# ئىسلام تەلىماتىدىن سوئال-جاۋاپلار

## 1-كىتاپ

### ئىمان ۋە ئىبادەت، ئەخلاق ۋە ئائىلە بىلىملىرى

تەييارلىغۇچى: ئىبنى ئابدۇقادىر ئابىد

بسم الله الرحمن الرحيم

## «ئىسلام تەلىماتىدىن سوئال- جاۋاپلار» نىڭ كىرىش سۆزى

ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن باشلايمەن.

بارچە مەدھىيە ۋە گۈزەل ماختاشلار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە مۆئمىنلەرنىڭ مەدەتكارى جانابى ئاللاھ تائالاغا خاستۇر. يەككە - يېگانە بولغان، ھەممە پەقەتلا ئۇنىڭدىن ياردەم سورايدىغان، ھېچكىمگە مۇھتاج بولمايدىغان، تۇغمىغان ۋە تۇغۇلمىغان ۋە ھېچكىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدىغان جانابى ئاللاھقا سان - ساناقسىز ھەمدۇ سانالار بولسۇن.. ئاللاھ تائالاغا مەۋجۇداتنىڭ سانىچە ھەمدۇ سانا ئېيتىمەن. ئۇنى ماختايمەن ۋە ئۇنىڭغا شۈكرى ئېيتىمەن، ئۇنىڭدىن مەغپىرەت تىلەيمەن ۋە ئۇنىڭدىن مېنى توغرا يولغا باشلىشىنى ئۆتۈنىمەن.

مەخلۇقاتلىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋە ئەلچىلەرنىڭ ئىچىدە تاللانغىنى، ھەق دىننى ئىنسانىيەتكە يەتكۈزۈش ئارقىلىق ئۇلارنى كۇپرى، زالالەت ۋە ئازغۇنلۇقنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرىدىن قۇتۇلدۇرۇپ، ئىمان، ھىدايەت ۋە ھەقىقەتنىڭ نۇرىغا يېتەكلىگەن، ئىنسانىيەتنى توغرا ۋە ھەق يولغا چاقىرغۇچى بولغان سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا ۋە ئۇنىڭ يولىنى داۋاملاشتۇرۇپ بىزلەرگىچە يەتكۈزگەن ئالىيجاناپ ساھابىلىرىغا، شۇنداقلا تا قىيامەتكىچە ھەق يولدا يۈرگەن مۆئمىنلەرگە دۇئا ۋە سالام يوللايمەن.

جانابى ئاللاھتىن بىزنىمۇ ئۇلارنىڭ جۈملىسىدىن قىلىشىنى، بارلىق مۇسۇلمانلارنى ئۆزىگە ئىتائەت قىلىشقا، ئۆزىنىڭ مەغپىرىتىگە، رازىلىقىغا ئېرىشىشكە مۇۋەپپەق قىلىشىنى سورايمەن. چۈنكى ئاللاھ نېمە دېگەن ياخشى ئىگىدار ۋە نېمە دېگەن ياخشى ياردەمچى - ھە! بارلىق ھەمدۇ سانالار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا خاستۇر.

مەن ئەسلىدە ئۆزۈمنىڭ ئۆگۈنىشى ۋە پەرزەنتلىرىمنى تەربىيەلەش مەقسىدىدە مۇھەممەد ئىبنى سۇلايمان مەغرىبىنىڭ «جامىئۇل پەۋائىد» (ھەدىسلەر توپلىمى) ناملىق 10 قىسىملىق (ئەرەپچىسى 4 قىسىم) كىتاۋىدىكى 10100 ھەدىسنى كۆرۈپ چىققاندىن كېيىن، كىتاپتا سەھىھ ھەدىسلەردىن سىرىت يەنە ھەسەن، زەئىپ ھەدىسلەرنىڭ بارلىقىنى بىلىپ پەرزەنتلىرىمىز ۋاقىتنى تېجەپ سەھىھ ھەدىسلەرنىلا ئۆگەنسۇن ، زەئىپ ھەدىسلەر بىلەن قايمۇقۇپ قالمىسۇن دىگەن نىيەتتە مۇھەندىس مۇھەممەد ناسىردىن ئالبانى تەرىپىدىن سەھىھ ۋە ھەسەن دەپ باھا بېرىلگەن 6200 دىن ئارتۇقراق ھەدىسنى تاللاپ «جامىئۇل پەۋائىدتىن تاللانغان سەھىھ ھەدىسلەر» نامىدا ئىككى كىتاپ قىلىپ تەييارلىغان ئىدىم. كېيىن بۇنىڭغا ئۇلاپ «ئەمەللەرنىڭ پەزىلىتى ھەققىدىكى 448 ھەدىس» ، تەپسىرى ئىبنى كەسىردىن پايدىلىنىپ «مۇئمىنلەر ئۈچۈن نىدا ئايەتلىرىنىڭ تەپسىرى» ناملىق كىتاپلارنىمۇ تەييارلاپ چىقتىم. ئەمدىلىكتە، جانابى ھەق سۇبھانە ۋەتەئەلانىڭ ئەقىل پاراسەت، كۈچ قۇۋەت ، مەدەت بېرىشى بىلەن سەۋىيەمنىڭ تۆۋەن بولۇشىغا، يېشىمنىڭ 60 قا ئۇلىشىپ قالغىنىغا قارىماي تۆت جىلىد، 24 بۆلۈم، 182 باپ 3000 ئارگىنالدىن تەركىپ تاپقان «ئىسلام تەلىماتى » نامىدىكى بۇ چوڭ ھەجىملىك كىتاپنى تەييارلاشقا مۇۋەپپەق بولدۇم. يەنە كەڭ ئىسلامىي قېرىنداش، قەۋىم قېرىنداش، قان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ ئېھتىياجىنى كۆزدە تۇتۇپ كىتاپنىڭ مەزمۇن بۆلەكلىرى بويىچە پارچىلاپ

مۇۋاپىق ئىخچاملاپ 3211 سوئال ــ جاۋاپنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىككى قىسىملىق «ئىسلام تەلىماتىدىن سوئال - جاۋاپلار» ناملىق كىتاپنى تەييارلاپ چىقتىم. بۇ ئەجىر مېھنەتلىرىم جانابى ھەق سۇبھانە ۋەتەئەلانىڭ ياردىمى بىلەن كۆنلەرنىڭ بىرىدە كەڭ جامائەتچىلىك بىلەن يۈز كۆرۈشسە ئەجەپ ئەمەس دىگەن ئۈمىتتەمەن.

يىقىنقى يىللاردىن بۇيان ھەر قايسى جايلاردىكى بىر بۆلۈك ئالىم مۇجتەھىدلىرىمىز زور تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ، ئىسلام، ئىمان، ئىبادەت تىمىسىدا يېزىلغان بىر قىسىم نادىر ئەسەرلەرنى ئانا تىلىمىزغا تەرجىمە قىلىپ كەڭ جامائەتچىلىكگە سۇنۇپ كاتتا ساۋاپلىق ئىش قىلدى. ئەمما ئالىملارنىڭ ئەسەرلىرىنى ئۆيۈشتۇرۇپ «ئىسلام ئەقىدىسى» ياكى «ئىسلام تەلىماتى» نى بىر پۈتۈن ھالدا يورۇتۇپ بىرىدىغان، سىستىملىق، بىرەر ئەسەر تىخىچە جامائەتچىلىك بىلەن يۈز كۆرۈشمىدى. كەمىنە ئاجىز ئىنسان، ئىسلام دىنى ئىلمى توغرىسىدىكى بىلىملىرىمنىڭ يۈزە ھەم كەمچىل بولۇشىغا قارىماي، مۇشۇ ساھەدىكى بوشلۇقنىڭ تولدۇرلۇشىغا ئاز- تولا پايدىسى بولارمىكىن دىگەن مۇددىئا بىلەن مۇجتەھىد، ئالىم ئۆلىمالىرىمىزنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ بۇ بۈيۈك خىزمەتكە كىرىشىپ قالدىم. كىتاپتىكى بارلىق مەزمۇنلارنى ئالىم ئۆلىمالىرىمىز تەرىپىدىن تەرجىمە قىلىنغان، تۈزۈلگەن تەييار ئەسەرلەردىن تاللاپ، قوبۇل قىلىپ مەزمۇن رەت تەرتىپى بويىچە كىرىشتۇردۇم، ئۇيۇشتۇردۇم. بۇ ئارقىلىق مۇجتەھىد، ئالىم ئۆلىمالىرىمىزنىڭ تەپەككۇر جەۋھەرلىرىنى «ئىسلام تەلىماتى» دىگەن بىر سىزىق ئۈستىگە تىزىپ جەم قىلدىم. بۇنىڭ بىلەن ئەۋلاتلىرىمىز ئىسلام ئەقىدە بىلىملىرىنى، تەلىماتلىرىنى ئۆگىنىشتە ئۇ كىتاپ، بۇ كىتاپنى ئاختۇرۇپ، قايمۇقۇپ يۈرمىسۇن، ئىختىلاپ ئىچىدە قالمىسۇن، قىممەتلىك ۋاقتىنى زايە قىلىۋەتمىسۇن، دىدىم. مۇجتەھىد ئالىم ئۆلىمالىرىمىزنىڭ بۇ تەنتەكلىكمىنى ئەيىپكە بۇيرىماسلىقىنى، مالامەت قىلماسلىقىنى، ئىلىم - مەرىپەت بىلەن توشقان دەريا كەبى كۆڭلى بىلەن ئەپۇ قىلىۋىتىشىنى سورايمەن. پۈتۈن نەتىجە، شان شەرەپ كىتاپ مەنبەسىدىكى ئەسەرلەرنىڭ مۇئەللىپلىرىگە مەنسۇپ. جانابى ھەق سۇبھانە ۋەتەئەلانىڭ ئۇلارنىڭ ئەجىر مېھنىتىگە يارىشا كاتتا مۇكاپات ئىنئاملىرىنى ئاتا قىلىشىنى تىلەيمەن. كەمىنە ئاجىز ئىبنى ئابدۇقادىر ئابىسدىنىڭ بۇ خىزمەتنى توغرا رەۋىشتە مۇۋاپىقىيەتلىك، مەقسەت مۇددىئاغا لايىق تاماملىشىمغا يىتەرلىك ۋاقىت، ئەقلىي ۋە جىسمانىي كۈچ قۇۋۋەت ئاتا قىلغان جانابى ھەق سۇبھانە ۋەتەئەلاغا چەكسىز ھەندۇسانالار بولسۇن.!

# بۆلۈملەر مۇندەرىجىسى

## بىرىنچى كىتاپ ـ ئىمان ۋەئىبادەت ، ئەخلاق ۋە ئائىلە بىلىملىرى



## ئىككىنچى كىتاپ ـ قۇرئان ۋە سۈننەت، قانۇن ۋە مەدەنىيەت بىلىملىرى

# مۇندەرىجە

**يەتتىنچى باب. بەرزەخي ئالەم ھەققىدىكى بايانلار..........129**



**سەككىزىنچى باپ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش..........138**

## بەشىنچى بۆلۈم: زاكات........................................................280

## يەتتىنچى بۆلۈم: ھەج پائالىيەتلىرىنىڭ بايانى.............................358

# ئىككىنچى جىلد- ئەخلاق ۋە ئائىلە.............................455

## توققۇزىنچى بۆلۈم: ئىسلامىي ئەخلاق....................................................455

## ئونىنچى بۆلۈم. ئىسلامىي ئائىلە.............................................531

### بىرىنچى باب. ئائىلىنىڭ قۇرۇلۇشى.............................................531

## ئالتىنچى باپ. ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇشى..........................................604



## يەتتىنچى باپ. تالاقنى يولغا قويۇشنىڭ زۆرۈرلىكى ۋە تۈرلىرى...............623

## سەككىزىنچى باپ. تالاقنىڭ شەرتلىرى........635

## ئون بىرىنچى باب. ئائىلىدىكى مۇناسىۋەت ۋە ئەدەپ قائىدىلەر.............672



## ئون ئىككىنچى باب: ئائىلىگە مۇناسىۋەتلىك بىر قىسىم مەسىلىلەرنىڭ بايانى.........687

## ئون بىرىنچى بۆلۈم. ئىسلامدىكى ئەۋلات تەربىيىسى.........689

### بىرىنچى باپ. ئاتا - ئانىلار هازىرلاشقا تېگىشلىك ئومۇمىي شەرتلەر.......689



### ئىككىنچى باپ. بوۋاقنىڭ تۇغۇلۇشى ۋە تەربىيىسى..............................700



### ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالا تەربىيىلەش ئۇسلۇبلىرى..........706

## تۆتىنچى باپ. ئاتا - ئانىغا ياخشىلىق قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئۇلارنى قاخشىتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش.......................................................721



## بەشىنچى باپ. بالىغا ئەدەپ ئۆگىتىش.......................................................736

## توققۇزىنچى باپ. ھېس- تۇيغۇ ۋە شەخسىيىتىنى بەرپا قىلىش...............765



## ئونىنچى باپ. جىسمانىي جەھەتتىن يېتىلدۈرۈش...............................772



## ئون بىرىنچى باپ. ئىلمىي ۋە پىكرىي جەھەتتە يېتىلدۈرۈش...................776

**ئالتىنچى باپ. سودا - تىجارەتنىڭ يولغا قويۇلۇشى ۋە شەرتلىرى.........846**



**يەتتىنچى باپ. سودا-سېتىقتىكى ھارام ۋە مەكرۇھ ئىشلارنىڭ بايانى.........855**



**سەككىزىنچى باپ. سودىدىكى مەسلىھەت، قەرز، مالدىكى ئەيىب ۋە باشقا مەسىلىلەرنىڭ بايانى...860**

**توققۇزىنچى باپ. ئىجارىنىڭ بايانى.........................................872**

## ئۈچىنچى باپ. تاشلىۋېتىلگەن بالا، چۈشۈپ قالغان نەرسە ۋە كۆندىلىك تۇرمۇشتا ئۇچرايدىغان موھىم مەسىلىلەرنىڭ بايانى..........................938



## تۆتىنچى باپ. قەسەمنىڭ بايانى...............................................947

## سەككىزىنچى باپ. ئامانەت (ساقلاپ بېرىش)، كېپىل بولۇش، ۋەكىل بولۇش قاتارلىقلارنىڭ بايانى...967



## توققۇزىنچى باپ.گۇۋاھلىق ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلەر...971

# بىرىنچى جىلد- ئىمان ۋە ئىبادەت

بسم الله الرحمن الرحيم

**مۇقەددىمە**

## 1. سۇئال: «ئىسلام تەلىماتى» نىڭ مەزمۇن دائىرىسى ۋە مەقسىدى

«ئىسلام تەلىماتى» مۇسۇلمانلار ئامىسىنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئىمان، ئىبادەت، ئەخلاق، قانۇن، ھاكىمىيەت، مەدەنىيەت، ئىقتىساد قاتارلىق ئاساسلىق جەھەتلەردىكى ئەقىدە، بىلىم، چۈشەنچىلىرىنى دەسلەپكى قەدەمدە شەكىللەندۈرۈش، چوڭقۇرلاشتۇرۇش، مۇكەممەللەشتۈرۈشنى ئاساس قىلغان بىر قەدەر سىستېمىلىق، ئەتراپلىق بىلىملەر توپلىمىدۇر. «ئىسلام تەلىماتى» تۆۋەندىكى مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

1) ئىسلامدىكى ئىمان ۋە ئىماننىڭ ئاساسى ھۆللىرىدىن بولغان ئاللاھقا، ئاللاھنىڭ مالائىكىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، قىيامەت كۈنىگە، قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشتىن ئىبارەت ئالتە ئىماننى شەرھىلەپ چۈشەندۈرىدۇ.

2) ئىسلامنىڭ ئاساسى رۈكنلىرىدىن بولغان ناماز، نامازنىڭ ئاچقۇچى بولغان تاھارەت، زاكات، روزا، ھەج، دۇئا قاتارلىق ئىبادەت شەكىللىرى، بۇ ئىبادەتلەرنىڭ يولغا قويۇلۇشى، پەزىلىتى، پەرىز، ۋاجىپ، سۈننەت، مۇستەھەب، مۇباھ، مەكرۇھلىرى، ئەدەپ قائىدىلىرى توغرىسىدىكى بىلىملەرنى چۈشەندۈرىدۇ.

3) ئىسلام ئەخلاقىنىڭ ئاساسى مەزمۇنلىرى، دائىرىسى بولۇپمۇ، ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ كۈندىلىك ھاياتىغا زىچ مۇناسىۋەتلىك بولغان كىيىم-كىچەك، يىمەك-ئىچمەك، يۈرۈش-تۇرۇش، سۆز ھەركەت، مۇئامىلە، ئەدەپ-قائىدە، ئائىلە، بالا-چاقا، ئاتا-ئانا ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە دائىر بىلىم چۈشەنچىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

4) ئىسلامدىكى ھالال-ھارام، نىكاھ -تالاق، مىراس، ۋەسىيەت، كېپىللىك، ۋەكىللىك، ۋەخپە، سودا ــ مۇئامىلات، مۇزارابىت قاتارلىق كۈندىلىك ھاياتقا ئالاقىدار قانۇنىي مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

5) ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئاساسى مەنبەلىرىدىن بولغان قۇرئان، سۈننەت، ئىجما، قىياس ھەققىدىكى بىلىملەر، ئىسلامدىكى خەلىپىلىك، جىھاد، قازىيلىق، سىياسى تۈزۈم، دىموكراتىيە ۋە يېڭى دەۋردىكى ئىسلام ھاكىمىيىتىگە مۇناسىۋەتلىك بولغان بىلىملەر، ئىسلامدىكى مەدەنىيەت، ئىقتىسادشۇناسلىق قاتارلىق بىلىملەرنى شەرھىلەش، چۈشەندۈرۈشنى مەقسەت قىلىدۇ.

## 2. سۇئال: ئىسلام ئەقىدىسى ۋە ئۇنىڭ رولى

ئەقىدە- ئېتىقاد، ئىمان، ئىشەنچە دىگەن مەنىلەردە بولۇپ، م ئىسلام ئەقىدىسى بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ بىرلىكى، بارلىقىغا، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى سەللەمنىڭ ئاللاھنىڭ بەرھەق پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ، ئاللاھ ۋە پەيغەمبىرىنىڭ بۇيرىغان، چەكلىگەن ئىشلىرىنى ئىخلاس بىلەن ئورۇنلاشنى كۆرستىدۇ.

1) ئەقىدە ئىنساننىڭ كۆڭلىدە، ۋىجدانىدا ياخشىلىق ئېنىرگىيەلىرىنى، گۈزەل ئىشلارنى ۋە پەزىلەتلىك ئەخلاقلارنى ئېتىلدۇرۇپ چىقىپ، ئۇ ئىنساننى ماددى ۋە مەنىۋى تەرەپتىن يۇقىرى

سەۋىيەگە ئۆرلەشكە، تەرەققى قىلىشقا ئۈندەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، مۇئمىن ئىنسان روھلۇق ۋە ئاكتىپ پائالىيەتچان بولۇپ قىسقىغىنە مۇددەت ئىچىدە، ئازغىنە كۈچ بىلەن غايەت زور نەتىجىلەرنى-ئاللاھ بىلەن مەدەت تىلىگەن، ئۈمىدسىزلىك ياكى ئاجىزلىقنى ھىس قىلمىغان ھالەتتە، ۋۇجۇتقا ئىلىپ چىقىدۇ.

2) ئەقىدە مەدەنىيەت قۇرۇلۇشىنىڭ ئاساسى ۋە قەلبلەرنىڭ ئاچقۇچىدۇر. ئۇ ئىنساندىكى يوشۇرۇن كۈچلەرنى ھەركەتلەندۈرۈش رولىغا ئىگە. ئۇ پارچىلىنىپ كەتكەن كۈچلەرنى بىرلىككە كەلتۈرۈپ، قارمۇ-قارىشى ھالەتتىكىلەرنى كىلىشتۈرۈپ، ھەممىسىنى بىر يۆنۈلۈشكە چاقىرىدۇ. ئەقىدە ساپ بولغاندا، ئاللاھ ئۇ كىشىگە زېمىندا ماگىدىغان نۇر ئاتا قىلىدۇ، ئۇنىڭغا بىلمىگەن نەرسىلەرنى ئۆگىتىدۇ ۋە ئۇ ئادەمدىن شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىلىرىنى توسۇپ قالىدۇ. ئەقىدىلىك ئىنسان خاتىرجەملىك ۋە مەنىۋى راھەت بىلەن ھوزۇرلىنىدۇ.

3) ئەقىدە ئىنساننىڭ ئىددىيىسى، ئىستىلى، ئەمىلى ۋە ئالاقە نەزىرىيەلىرىنىڭ ھەممىسىدە چوڭقۇر ئۆزگىرىش پەيدا قىلىدۇ. ئۇ مەدەنىيەتنىڭ ئوخشىماسلىقىدىكى ئاساستۇر. ئۇ ئىنسان ھاياتىدىكى بۇ موھىم جىددى خىزمەتنى ئورۇنلاش ئۈچۈن ئاساسلىق مەركىزى كىرىش ئېغىزىدۇر. ئەقىدە ئىسلاھاتى پىكرى، مەنىۋى ۋە ئەخلاقى ساھەلەردە تەرەققىيات قۇرۇلىشىنىڭ ھۇلىدىن ئىبارەت.

4) ھەقىقى پاك ئەقىدىلىك ئىنسانغا شەك- شۇبھە، ۋەسۋەسە، ئىككىلىنىش ۋە داۋالغۇش ياكى غەم قىلىش دېگەندەك ئىشلار ھەرگىزمۇ تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ. بىز بۇ تەسەۋۋۇرغا كەلگەن ۋاقتىمىزدا ئەلۋەتتە ۋىجدانىمىز تىترەپ، ھىس -تۇيغۇلىرىمىز ئۇنىڭ بىلەن ماسلىشىدۇ. ئۇ تەسەۋۋۇرنىڭ ئۇقۇمى ئەزالىرىمىزدا كۆرۈنىدۇ ۋە ئۇنىڭ تەسىرى ئەمەلى ھاياتىمىزدىمۇ ئىزھار بولىدۇ. ئەقىدىنىڭ ساغلام بولىشى مۇسۇلمان شەخىس ئالاھىدە ئېتىبارغا ئېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىدۇر.

5) ئەقىدە ئىنساننى ئەمەل ۋە ھەرىكەتكە ئېنتىلدۈرىدۇ. قەلبىي ئىماننىڭ تەمىنى تېتىپ، ئىمان كۆڭۈلدە رەسمى يەرلەشكەن ۋاقتىدا، ئىمان ئۆز ھەقىقىتىنى ئەزالاردا، كىشىلىك دۇنيادا ۋە ئەمەلى ھاياتتا كۆرسىتىشكە باشلايدۇ. ئەقىدە ھەقىقەتنىڭ چوغى، ئىماننىڭ مەشئىلىدۇر. ئۇ دىلغا ئورۇنلاشقان ۋاقتىدا، كاپىرلارنىڭ بايرىقى لەپىلدەۋاتقان، ئىماننىڭ مۇنارى تۆۋەنلىشىپ كەتكەن، پاساتچىلىق ۋە رەزىللىك يامراپ كەتكەن مۇنداق پەيىتتە ئادەمنى شۇك تۇرغىلى قويمايدۇ. ئۇ ئىنساننى موتۇردەك ھەركەتلەندۈرۈپ تۇرىدۇ.

6) ئەقىدە، جانلىق ياش دىللارنى، ئۇچقۇنداپ تۇرغان جەسۇر قەلبلەرنى ۋە يوقۇرىغا ئېنتىلىدىغان ئارزۇ - ئۈمىدى يوقۇرى روھلارنى تەربىيلەپ چىقىدۇ. ئىسلام ئەقىدىسى ئىنسانغا نىسبەتەن سۇ بىلەن ھاۋا زۆرۈر بولغاندەك لازىم بولىدۇ. ئىنسان ئەقىدىسىز بولسا ئۆزىنىڭ ۋۇجۇدىنى يوقاتقان ھالدا يوقىلاڭ نەرسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ.

7) راستچىل ئەقىدە بىلەن ئىمان مەدەنىيەت بەربا قىلالايدۇ، ئۈممەتلەرنى تۈزىيەلەيدۇ، نىزاملارنى تۈرغۇزۇپ، ئىنسانىيەت جەمىيىتنى تەرەققى قىلدۇرىدۇ. ھەقىقى ئىماننىڭ ئالدىدا ھېچقانداق نەرسە توسالغۇ بولۇپ تۇرۇۋالالمايدۇ. تارىختىكى ھادىسىلەر، پىداكارلىقلار ۋە قۇربان بېرىشلەرنىڭ ئاساسى ئىمان ئىدى. ئىمان ۋە قۇربان بېرىش مەسىلىسى مۇئمىنلەرنىڭ كۆڭلىدە خۇرسەنلىك بىلەن قوبۇل قىلىنىدىغان لەززەتكە ۋە نېئمەتكە ئايلىنىدۇ. تەشۋىقاتچىلارنىڭ تارىخى

شۇنىڭغا دەلىل بولالايدۇ.

8) ئىسلام ئەقىدىسىنىڭ تەقەززاسى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىسلام بايرىقى ئاستىغا ئۇيۇشۇشىدۇر. ئىسلام ئەقىدىسى، سەلبى تەسىر كۆرسەتمەيدىغان ئىجابى ئەقىدە بولۇپ دۈشمەنلەرگە تەسلىم بولۇشنى رەت قىلىدۇ. ئەقىدىنىڭ ئورنى قەلب بىلەن ئەمەلى هاياتتۇر. دىن دۈشمەنلىرى بۇنى ئوبدان بىلگەنلىكى ئۈچۈن ئەقىدىنى هەر خىل ئۇسۇللار بىلەن بۇزۇشقا ئۇرۇنۇپ باقىدۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ هىلىسى ئەمەلگە ئاشمايدۇ.

9) مۇسۇلماندىكى چوڭقۇر ئىمان، ئۇ كىشى هەر قانچە خاپىلىق ياكى قىيىنچىلىقتا قالسىمۇ تەۋرەپ قالمايدۇ. كاپىرلار پۈتۈن دۇنيانى بېسىۋېلىپ، ئۇ ئىماندا يالغۇز قالسىمۇ مۇستەھكەم تۇرىۋېرىدۇ. ئىنساندا مانا مۇشۇنداق مۇكەممەل، مۇستەھكەم ئەقىدە تىكلەنگەندىن كىيىن، بۇ ئەقىدە ئىنساننى ئاللاھ ئۈچۈن بولغان ئەمەل ۋە ئىبادەتكە يېتەكلەيدۇ. ئىسلامنىڭ ئەمەل ئىبادەتلىرى، ئىمان، ناماز، زاكات، روزا، هەج، جىهاد، دۇئا ، ئەخلاق، ئىخلاس قاتارلىقلار بولۇپ ئىنسان بۇ ئەمەل ئىبادەتلەر ئارقىلىق ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىپ گۈزەل ئاخىرەت هاياتىنى بەرپا قىلىدۇ.

10) ئىمان بولسا ئىبادەتنىڭ هەركەتلەندۈرگۈچ كۈچى. ئۇ، ئاللاھنىڭ بىرلىك-بارلىقىغا، مالائىكىلىرىگە، پەيغەمبەرلىرىگە، كىتاپلىرىغا، قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالسا، مۇئمىننىڭ مىئراجى بولغان ناماز ، ئالدى بىلەن نامازنىڭ ئاچقۇچى بولغان تاھارەتنى كامىل ئېلىپ نامازنىڭ تەئدىل ئەركانلىرىغا رىئايە قىلغان ئاساستا، نامازنى خۇشۇ بىلەن ئادا قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئىسلامنىڭ ئىككىنچى پەرزى بولغان زاكات، ئاللاھ ئاتا قىلغان رىزىق، پۇل ماللىرىمىزنى پاكلاپ، قېرىنداش، ئۇرۇق -تۇققان، خۇلۇم- خوشنا ۋە بايلار بىلەن پېقىرلار ئارىسىدىكى ئىسلامىي دوسلۇقنى بەرپا قىلىپ ئۇممەت ئارىسىدىكى ئىناقلىقنى كۈچەيتىدۇ. رامىزان روزىسى بولسا، مۇئمىننىڭ ئىمان- ئېتىقاد ۋە تېنىنى تاۋلاپ چىدامچانلىقنى ئاشۇرىدۇ، ئاللاھنىڭ ئىنسانغا بەرگەن هوزۇر هالاۋەت ۋە نېئمىتىنى هىس قىلدۇرىدۇ. دۇئا بولسا ئىبادەتنىڭ دەل ئۆزى، جەۋھىرى، يىلىكى بولۇپ، دۇئادىن باش تارتقان ئىنسان، خار هالدا جەھەننەمگە مۈپتىلا بولىدۇ. ئىسلامىي هاياتنىڭ ئاساسى بولغان ئەخلاق، مۇئمىننىڭ مۇئمىنلىك پەزىلىتىنىڭ نامايەندىسى. ئىسلامىي ئائىلە ، ئىسلامىي جەمىيەت بەرپا قىلىشنىڭ ئاساسى. هالال ۋە هارام توغرىسىدىكى ئېتىقاد هەمدە بۇيرۇلغاننى بەجا كەلتۈرۈپ چەكلەنگەندىن چەكلىنىش بولسا مۇئمىننى سىنايدىغان، روهىنى تاۋلاپ پاكىزلايدىغان موهىم ئۆلچەم. ئائىلىسىگە بالا چاقلىرىغا ياخشىلىق قىلىش، كۆيۈنۈش، سودا- سېتىقتا راسچىل، سەمىمى بولۇش قاتارلىق مۇئامىلات ئىشلىرىمۇ، گۈزەل ئىسلامىي ئائىلە ۋە جەمىيەت بەرپا قىلىشتىكى يەنە بىر موهىم ئۆلچەم، چۈنكى ئائىلە تۈزۈلسە جەمىيەت تۈزىلىدۇ. ئىسلام تارىخىنى، پەيغەمبەرلەرنىڭ هاياتىنى بولۇپمۇ پەيغەمبەرلەرنىڭ سەئىدى بولغان، بىزنى كۇپرىنىڭ قاراڭغۇلىقىدىن ئىماننىڭ نۇرىغا يېتەكلىگەن پەيغەمبىرىمىز مۇهەممەد سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ ۋە ئۇنىڭ ساهابە كىراملىرىنىڭ هاياتىنى ئۆگىنىش بولسا، ئىمان ئېتىقادىمىزنى مۇستەھكەملەش، كۈچەيتىش، ئاللاھنىڭ دىنى ئۈچۈن، ئىسلام ئۈچۈن بارلىقىمىزنى بېغىشلاش روهىنى شەكىللەندۈرۈشنىڭ تۈپ ئاساسى.

# بىرىنچى بۆلۈم. ئىسلام

## بىرىنچى باپ. ئىسلامنىڭ ماھىيىتى ۋە ئالاھىدىلىكى

### 3. سۇئال: ئىسلامنىڭ مەقسىدى

دىنىمىزنىڭ ئىسمى، «ئىسلام» دېگەن ئاتالغۇنىڭ مەنىسىدىن كىلىپ چىققان بىر ئالاھىدە سۈپەتنى كۆرسىتىپ بىرىدۇ. بۇ ئىسمىنىڭ ئۆزىدىنلا، بۇنىڭ بىر شەخس ئىجاد قىلىپ چىققان دىن ئەمەسلىكى، شۇنداقلا بۇ ئىسمىنىڭ قانداقتۇر بىر قەبىلە ۋە ياكى بىر يۇرتقا مەنسۇپ ئەمەسلىكى ئېنىق. بۇ دىنىنىڭ بىرلا مەقسىدى- ئىنسانلار ئارىسىدا «ئىسلام»نىڭ سۈپىتىنى پەيدا قىلىشتىن ئىبارەت.

### 4. سۇئال: ئاللاھنىڭ دىنى بىردۇر

دىيانەتنىڭ ئاساسى ئىنسانىنىڭ تۇغۇلۇشىدىن بېرى ئۇنىڭغا ھەمراھ بولۇپ كەلگەن ئەقىدە، ئەقىدىنىڭ نېگىزى ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە چىن ئىشىنىشتۇر. ئىنسانىيەتنىڭ يارىتىلىشى بىلەن بىرگە مەيدانغا كەلگەن ۋە ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغىچە بولغان پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيي قىلىنىپ كەلگەن دىن ـ ئىسلام دىنىدۇر. ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالام زامانىدىن باشلاپ پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ سەماۋىي دىنى ئىسلام دىنى. بىز سۆزىمىزنىڭ بېشىدا، ئىسلام دىنى بىزنىڭ ئەقىدىمىزدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىسلامنى تۇنجى قۇرۇغۇچى سۈپىتىدە ئوتتۇرىغا ئېلىپ چىققان يېڭى دىنىنىڭ ئىسمى ئەمەسلىكىنى ئېنىقلاشتۇرىۋېلىشىمىز لازىم. چۈنكى جانابى ئاللاھ بىزگە بۇ ھەقىقەتنى ئۆزىنىڭ روشەن كىتابى قۇرئان كەرىمدە بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئېيتىڭلاركى " ئاللاھقا ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە نازىل قىلىنغان ۋەھىگە، ئىبراھىمغا، ئىسمائىلغا، ئىسھاققا، يەئقۇبقا ۋە ئۇنىڭ ئەۋلادلىرىغا نازىل قىلىنغان ۋەھىگە، مۇساغا بېرىلگەن (تەۋراتقا)، ئىيساغا بېرىلگەن ( ئىنجىلغا ) ۋە پەيغەمبەرلەرگە پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن بېرىلگەن (كىتابلارغا ) ئىمان ئېيتتۇق، ئۇلاردىن ھېچ بىرىنى ئايرىۋەتمەيمىز. بىز ئاللاھقا بويسۇنغۇچى (مۇسۇلمانلار ) دۇرمىز. " » ( سۈرە بەقەر 136 ـ ئايەت )

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەريەم ئوغلى ئىيساغا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئەڭ يېقىن كىشى مەندۇرمەن، پەيغەمبەرلەر ئانا باشقا قېرىنداشلار بولۇپ، گەرچە ئانىلىرى باشقا ـ باشقا بولسىمۇ، دىنى بىردۇر. (بۇخارى: 3443)

بۇنىڭدىن ئوچۇقلانىدىكى: «ئىسلام» مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئېلىپ كەلگەن دىنغىلا؛ «مۇسۇلمان» مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دىنىغا ئېتىقاد قىلغۇچىلارغىلا خاس بولماستىن، بەلكى «ئىسلام » ئاللاھتىن كەلگەن ھەرقانداق دىنغا، «مۇسۇلمان» ئاللاھ ئەۋەتكەن ھەرقانداق پەيغەمبەرگە ئەگەشكەن مۆئمىنلەرگە قويۇلغان ئىسمدۇر.

يۇقىرىقى ئايەتلەردىن بىلىندۇكى، ئىسلام دىنى پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق دىنى بولۇپ، ئۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا كەلگەندە كامالغا يەتتى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇستەقىل، يېڭى بىر دىن ئېلىپ كەلگەن ئەمەس، بەلكى ئۇ، ئاللاھنىڭ دىنىنى ئىسلاھ قىلىپ، ئۇنى تا قىيامەتكىچە داۋاملاشتۇرۇش ئۈچۈن كەلگەن. زامانىمىزدىكى يەھۇدىيلىق بىلەن خىرىستىئانلىق ئەسلى بۇزۇلغان دىنلار بولۇپ، «يەھۇدىي» ۋە «خىرىستىئان» دېگەن ئاتالغۇلارمۇ كىشىلەر تەرىپىدىن قويۇلغان. چۈنكى مۇسا ۋە ئىيسا ئەلەيھىسسالاملارغا كەلگەن ساماۋىي دىنلارنىڭ روھى «ئىسلام» ئىدى.

## 5. سوئال: «ئىسلام» ئاتالغۇسىنىڭ مەنىسى

«ئىسلام» ئاتالغۇسى ئەرەبچە سۆز بولۇپ، بويۇن ئەگمەك، تەسلىم بولماق، ئىتائەت قىلماق دېگەن مەنىلەرنى بىلدۈرىدۇ. دىنىمىزنىڭ ئاساسى- ئاللاھقا بويسۇنۇش ۋە قەتئىي ئىتائەت قىلىش ئۈستىگە قۇرۇلغانلىقتىن، ئۇنىڭغا «ئىسلام» دەپ نام بېرىلگەن. بۇ نوقتىنى ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىمدىن رىۋايەت قىلىنغان ھەدىستىكى، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسلام توغرىسىدىكى سوئالىغا، «پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئىسلام دېگىنىمىز، بىر اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھنىڭ يوقلۇقىغا ۋە مۇھەممەدنىڭ اللەنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامزاندا روزا تۇتۇش، ھەرەمگە بېرىشقا قادىر بولالىغانلار ھەج قىلىشتۇر، دېدى.» دەپ جاۋاپ بەرگەنلىكى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد مۇستاپا سەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىسلامغا بەرگەن تەبىرىدىن، ئىسلام دىنىنىڭ ئالاھىدىلىكى- ئۇنىڭ ھەرقانداق بىر شەخس ياكى بىر قەۋمگە مەنسۇپ بولمىغانلىقىدىن، بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشنى بۇيرىيدىغان ئىلاھى ھەق دىن ئىكەنلىكى قەيت قىلىنىدۇ. كائىناتىمىز ئىلاھىي قانۇنلار بىلەن ئىدارە قىلىنغان بىر ئالەمدىن ئىبارەت بولۇپ، ئىچىدىكى ھەر نەرسە ئۆزىگە بېرىلگەن بۇيرۇق بەلگىلەپ بەرگەن يولنى بويلاپ ئىلگىرىلەيدۇ. كائىناتتىكى ھەممە نەرسىلەر بۇ قانۇنغا تەۋە ۋە بويسۇنغان ھالدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرىدۇ. مانا بۇ جەھەتتىن ئېيتقاندا، پۈتۈن ئالەمنىڭ مەزھىبى «ئىسلام» دەپ ئېيتىمىز.

## 6. سوئال: ئىسلام دىنىنىڭ ئالاھىدىلىكى

1 ـ ئىسلام دىنى ئاللاھ تەرىپىدىن پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئارقىلىق كەلگەن ۋە ئەسلى ھېچ ئۆزگەرمەستىن، كەلگەن پېتى داۋام قىلىۋاتقان بۇ ئارقىلىق باشقا ساماۋىي دىنلارغا خاتىمە بەرگەن ۋە ئىنسانلارغا ئۇنىڭ بىلەن نېمىتىنى تاماملىغان ھەق دىندۇر. ئىسلام دىنىنىڭ مەقسىتى ۋە غايىسى ئىنسانلارنى بۇ دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە بەختكە ئېرىشتۈرۈشتۇر.

2 ـ ئىسلام دىنى ـ ئاللاھ ئۇنى تا قىيامەتكىچىلىك پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ دىنى بولۇشقا تاللىغان بىر دىندۇر.

3- ئىسلام دىنى ـ ئاللاھقا قوبۇل بولغان بىرلا دىن بولۇپ، بونىڭدىن باشقىسى قەتئىي قۇبۇل قىلىنمايدۇ.

4 ـ ئىسلام دىنى ـ پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۇنىڭغا ئېتىقاد قىلىشقا چاقىرىلغان دۇنياۋىي دىندۇر.

5 ـ ئىسلام دىنى ـ ئۆزىدىن بۇرۇنقى پۈتۈن ساماۋىي دىنلارنىڭ ئاساسلىق غايىسىنى ئۆزئىچىگە ئالغان، مەقسەتلىرىنى ئورۇنلىغان ۋە ئۆزىنىڭ ھەرقانداق زامان ۋە ھەرقانداق ماكانغا مۇۋاپىق، كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتلىرىگە ئويغۇن كېلىشتەك ئالاھىدە خۇسۇسىيىتى بىلەن تونۇلغان، ئەڭ ئىلغار بىر دىندۇر.

6 ـ ئىسلام دىنى ـ ئاللاھ ئۇنىڭغا ھەقىقىي ئېتىقاد قىلغۇچىلارغا ياردەم قىلىدىغانلىقىغا ۋە بۇ دىنىنى باشقا دىنلاردىن ئۈستۈن قىلىدىغانلىقىغا ۋەدە قىلغان بىردىندۇر.

7 ـ ئىسلام دىنى ـ ئەقىدە ۋە شەرىئەتتىن ئىبارەت بولۇپ ئۇ ، ئەقىدە ۋە شەرىئىتىدە ئەڭ تاكامۇللاشقان بىر دىندۇر.

## 7. سوئال: ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى نىمىگە بۇيرۇيدۇ؟

1- ئاللاھ تائالانىڭ بىر ئىكەنلىكىگە ئېتىقاد قىلىشقا بويرۇيدۇ، ئۇنىڭغا شېرىك كەلتۈرۈشتىن

مەنئى قىلىدۇ.

2- راستچىللىققا بويرۇيدۇ، يالغانچىلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

3- ئادالەتلىك بولۇشقا بۇيرۇيدۇ، ھەقسىزلىك قىلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

4- ئىشەنچلىك بولۇشقا بويرۇيدۇ، خىيانەت قىلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

5- ۋاپادارلىققا بويرۇيدۇ، ۋاپاسىزلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

6- ئاتا - ئانىغا ياخشىلىق قىلىشقا بويرۇيدۇ، ئۇلارنى قاخشىتىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

7- ئۇرۇق - تۇغقاتلارغا سىلە - رەھىم قىلىشنى بويرۇيدۇ، ئۇنى ئۈزۈپ قويۇشتىن مەنئى قىلىدۇ.

8- خوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىشقا بويرۇيدۇ، ئۇلارغا جەبىر سېلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

9- پاكىزىلىققا بويرۇيدۇ، پاسكىنىلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

10- رەھىم - شەپقەتلىك بولۇشقا بويرۇيدۇ، شەپقەتسىزلىك قىلىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

11- مەرد، سېخى بولۇشقا بويرۇيدۇ، قورقۇنچاقلىق ۋە بېخىللىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

12- بىلىملىك، مەدەنىيەتلىك بولۇشقا چاقىرىدۇ، جاھىللىق ۋە قاششاقلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

13- كىشىلەرگە مەنپەئەتلىك بولۇشقا بويرۇيدۇ، بۇزغۇنچىلىق قىلىشتىن مەنئى قىلدۇ.

14- پائالىيەتچان بولۇشقا بويرۇيدۇ، ھورۇنلۇق ۋە تەييارتاپلىقتىن مەنئى قىلىدۇ.

خۇلاسە قىلغاندا، ئىسلام دىنى كىشىلەرنى بارلىق ئېسىل ۋە گۈزەل ئەخلاقلارغا بويرۇيدۇ، ئۇلارنى پۈتۈن رەزىللىك، پەسكەشلىك ۋە ناچارلىقلاردىن مەنئى قىلىدۇ، بارلىق ياخشى ئىشلارغا بويرۇيدۇ ۋە بارلىق يامان ئىشلاردىن مەنئى قىلىدۇ.

## 8.سۇئال: كۇفرى ۋە ئۇنىڭ ماھىيىتى

كۇفرىنىڭ ئەسلى مەنىسى- «يۇشۇرماق، يۆگىمەك- يەنى پەردىلىمەك» دېگەنلىك بولۇپ، ئاللاھنى ئىنكار قىلغان ئىنسان، ئۆزىنىڭ يارىتىلىشىدىكى نەپسى ۋە روھىدىكى ھەقىقەتنى يۇشۇرىدۇ. ئۇنىڭ پۈتۈن بەدىنى، ئەزالىرى، مۇسكۇل ۋە نېرۋىلىرىنىڭ ھەر بىر تالاسى تەبىئىي قانۇنىيەتكە بويسۇنغان ھالدا ئىشلەيدۇ. ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى جانلىق ۋە جانسىز ھەر بىر پارچە- بىر ئىلاھىي قانۇن بىلەن ئۆز ۋەزىپىلىرىنى ئىجرا قىلىۋاتقان بولسىمۇ، بۇ ئىنساننىڭ كۆزى ۋە ئەقلى خۇددى تۇمان بىلەن توسۇلۇپ قالغاندەك، بۇ ھەقىقەتلەرگە كۆز يۇمغان ۋە بۇنىڭغا خىلاپ ھالدىكى ئەكىس چۈشەنچە ۋە ھەرىكەتلەردە بولماقتا. كۇفرىنىڭ قاراڭغۇلۇقلىرىدا تېمىسقىلاپ يۈرمەكتە. مانا بۇ كۇفرىنىڭ ماھىيىتى.

1) «كۇفرى» جاھالەتنىڭ ئۆزىدۇر. بىر ئىنسان دەسلەپتىلا خاتا يولغا كىرگەنىكەن ئۇنىڭ كۆز قاراشلىرى، تەتقىقاتلىرى ۋە توغرا يولنى تېپىش ئۈچۈن كۆرسەتكەن تىرىشچانلىقلىرى مەڭگۈ نەتىجىسىز قالىدۇ. چۈنكى، توغرا ۋە ھەقىقەتكە باشلايدىغان يول ئۇنىڭغا تاقالغان بولىدۇ. ئۇنىڭ جاھالەتنىڭ قاراڭغۇلىقىدا ئېزىقىپ يۈرگىنى يۈرگەن.

2) يەنە بىر جەھەتتىن ئېيتقاندا، كۇفرى- زۇلۇمدۇر. زۇلۇم دېگەن نېمە؟ بىر نەرسىنىڭ تەبىئىي يارىتىلىشىغا، ھەقىقىي ئىرادىسىگە قارشى ۋە تەبىئىي قابىلىيىتىگە خىلاپ ئىشلارغا مەجبۇرلاش زۇلۇم دېيىمەكتۇر. كائىناتتىكى ھەر بىر نەرسە ياراتقۇچىسى ئاللاھنىڭ قانۇنلىرىغا بويسۇنغان ھالدا مەۋجۇد بولۇپ تۇرىدىغانلىقىنى كۆردۇق. بۇلارنىڭ تەبىئىي يارىتىلىش قانۇنىنىڭ ئۆزى ئىلاھىي قانۇنغا ئىتائەت قىلىش، يەنى «ئىسلام» دىن ئىبارەتتۇر.

3) كۇفرى بۇلاردىن باشقا يەنە ئىسيانكارلىق ۋە تۇزكورلۇقتۇر. بىر كىشى ياخشىلىق قىلغان

ئادىمگە يامانلىق قىلسا، ئۇنى ھېچ ئىككىلەنمەستىن تۈزكۇر دەيمىز. ياراتقۇچى، ئاسىرىغۇچى ۋە ئىگىمىز بولغان ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىنكار قىلىش، ئۇنىڭ مۇتلەق ھاكىمىيىتىگە ئىتائەت قىلماسلىق ۋاپاسىزلىق، خائىنلىق ۋە ئەڭ ئۇچىغا چىققان تۈزكورلۇقتۇر.

4) كۇفرى ۋە ئىتائەتسىزلىك كىشىلەرنى ھاياتىي كۆز قاراشلاردا چوقۇم مۇۋەپپەقىيەتسىزلىككە ئېلىپ بارىدۇ. بۇنداق بىر ئىسيانكار ئىنسان ھەقىقىي ئىلىم ۋە ھېكمەتنى مەڭگۈ تاپالمايدۇ. چۈنكى، ياراتقۇچىسىنى بىلىدۇرەلمىگەن بىلىمى ھاياتتا ھېچقاچان ئۇنى توغرا يولغا ئېلىپ بارالمايدۇ. بۇ خىل ئىنساننىڭ كۆز قاراشلىرى، مۇھاكىمە ۋە تەتقىقاتلىرى داۋاملىق خاتا يۆنىلىشتە ۋە تۈيۈق يولدىدۇر. چۈنكى ياراتقۇچىسىنى تونيالمىغان ئەقلى ئۇنىڭ ھايات يولىنى يورۇتالمايدۇ. نەتىجىدە ھاياتىدىكى پۈتۈن ئىشلىرى مۇۋەپپەقىيەتسىزلىككە ئۇچرايدۇ. ۋۇجۇدىدىكى ھەر بىر ئەزاسى، ھەر بىر ئورگانلىرى، مېڭىسى، كۆزلىرى، بۇرنى، قول- پۇتلىرى بۇ خائىن تۈزكور ئىنساننىڭ ئۇستىدىن «بۇ زالىم ساڭا ئاسىيلىق قىلدى، ئەمر- پەرمانىڭغا خىلاپلىق قىلىپ ساڭا ئىسيان قىلدى ۋە بۇ ئىسياندا بىزنى زورلاپ قوللاندى» دەپ ئادالەتنىڭ ئىگىسى ۋە جىنايەتكارلارنى ئەڭ ئادىل جازالىغۇچى ئاللاھقا شىكايەت قىلىدۇ ۋە ئاللاھ ئۇلارغا تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ. مانا بۇ كۇفرىنىڭ ئېغىر ئاقىۋىتى. بۇ دۇنيادىمۇ، ئاخىرەتتىمۇ زىيان تارتىشتىن قۇتۇلالمايدۇ.

## 9. سۇئال: ئىسلامنىڭ نېئمەتلىرى

دۇنيادا ئەتراپىمىزغا قارايدىغان بولساق، كۆزىمىز چۈشكەنلا جايدا ئاللاھنىڭ قۇدرەت كامالىنىڭ سىمۋولى ۋە ئۈلگىلىرىنى كۆرىمىز. ئۆزگەرتىشكە مۇمكىن بولمايدىغان بىر قانۇنىيەتكە ئاساسەن قەتئىي تەۋرەنمەستىن تەرتىپ- ئىنتىزام بىلەن ھېچ توختىماستىن ھەرىكەت قىلىۋاتقان بۇ سەلتەنەتلىك كائىنات ياراتقۇچىسى، ھازىرلىغۇچىسى، باشقۇرغۇچىسى، ھەر نەرسىگە قادىر، پۈتمەس- تۈگىمەس كۈچ- قۇدرەت، ئىلىم- ئىرپان ئىگىسى ئاللاھنىڭ بارلىقىغا گۇۋاھلىق بەرمەكتە. ئۇنىڭ ھېكمىتى ھېكمەتلەرنىڭ ئەڭ مۇكەممىلىدۇر.

كائىناتتىكى ھەر بىر نەرسە ئۇ ياراتقان تەبىئەت قانۇنىغا بويسۇنماي مەۋجۇد بولۇپ تۇرالمايدۇ. ئىنسانمۇ شۇنداق. چۈنكى، بۇ قانۇنىيەتلەرگە قارشى چىققان ئىنساننىڭ ھايات قېلىشى مۇمكىن ئەمەس. بۇلار بىزنىڭ ھەر كۈنى بويسۇنۇپ ئەمەل قىلىۋاتقان تەبىئەت قانۇنى دەپ ئاتالغان ئىلاھىي قانۇنلاردىن ئىبارەت.

لېكىن، ئاللاھ ئىنسانلارغا ئىدراك، يەنى بىلىش قابىلىيىتىنى ئاتا قىلغان. چۈشىنىش، مۇھاكىمە قىلىش قابىلىيىتىنى ۋە توغرىنى خاتادىن ئايرىش ئىقتىدارىنى بەرگەن. شۇنداقلا ئىنسانغا بەلگىلىك ئاساستا ئىرادە ۋە ھەرىكەت مۇستەقىللىقىنىمۇ بەرگەن. ئەسلىدە بۇ ئەركىنلىك ئىنساننى سىناشتىن ئىبارەت ئۇنىڭ ئىلمىنى سىناش، ئەقلىنى سىناش ۋە ياخشى- يامانىنى پەرق ئېتىش قابىلىيىتىنى ۋە ئۇنىڭغا ئاتا قىلغان بۇ ئەركىنلىكنى قانداق شەكىلدە قوللانغانلىقىنى سىناشتۇر. بۇ سىناقتا ئىنسانغا ھېچبىر چەكلىمە بولمايدۇ. ئەگەر چەكلىمە قويۇلسا، مەجبۇر قىلىنسا سىناق (ئىمتىھان)نىڭ ھېچبىر ئەھمىيىتى بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسان بۇ ئىمتىھاندا ئۇ ياكى بۇ يولنى ئىختىيار قىلىشقا زورلاپ مەجبۇر قىلىنمايدۇ.

مۇسۇلمان ئالىم، ئىلمىي تەتقىقاتلىرىدىن نەتىجە قازانغىنىسىرى، كائىناتتىكى كەشپىياتلىرى مېۋە بەرگەنسىرى ئۇنىڭ ئاللاھقا بولغان ئىمانى ۋە تەستىقى شۇنچە كۈچلىنىدۇ. ئاللاھقا تېخىمۇ

كۆپ ھەمدۇ- سانا ئېيتىدىغان بولىدۇ. ئۇنىڭ ئەقىدىسى- بۇ ئىلىم ۋە كۈچ- قۇدرەت ماڭا ئاللاھ ئاتا قىلغان نېئمەتتۇر، بۇلارنى مەن يەنە ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن، ئىنسانلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن سەرپ قىلىمەن دەپ چۈشىنىدۇ. ئىلاھىي تەبلىغ ۋە ئىسلامنىڭ ئەخلاق پەزىلىتى ئۇنىڭغا رەھبەرلىك قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ بىلىمى ئىنسانلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈن بىر ۋاستە بولىدۇ. ئاللاھنىڭ بەرگەن نېئمەتلىرىگە بۇ يول بىلەن مىننەتدارلىقنى بىلدۈرگەن بولىدۇ. شۇنداقلا، تارىخ، ئىقتىساد، ھوقۇق قاتارلىق ئىلىم- پەن ساھەسىدە ۋە سەنئەتنىڭ ھەر قايسى بۆلۈملىرىدە ئىشلەش ۋە تەتقىق قىلىشتا مۇسۇلمان ئالىم بىر كاپىر ئالىمدىن ھېچقاچان ئارقىدا قالمايدۇ.

مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقى ھەر زامان ئاللاھتىن قورقۇش، تەقۋادارلىق ۋە راستچىل بولۇشتىن ئىبارەتتۇر. مۇسۇلمان ھەر نەرسىنىڭ ئىگىسى بىر ئاللاھ ئىكەنلىكىنى، باشقىلارغا بەرگەن نەرسىنىڭمۇ ئاللاھنىڭ ئامانىتى ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرىدۇ. ھېچقانداق بىر نەرسىگە، ھەتتا ئۆزىنىڭ جىسمىغىمۇ ئىگىدارچىلىق قىلالمايدىغانلىقىنى بىلىدۇ. ئۇ بۇلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئامانىتى، ماڭا بۇلار قوللىنىش ئۈچۈن بېرىلگەن، بۇ ھوقۇقۇمنى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ۋە ئەمرىگە مۇۋاپىق قوللىنىشىم لازىم، بىر كۈنى ئاللاھ بۇ ئامانەتلەرنى مەندىن قايتۇرىۋالىدۇ ۋە ئۇ كۈنى بۇلاردىن بىر- بىرلەپ ھېساب ئالىدۇ، دەيدىغان ياراتقۇچىسى ئالدىدىكى مەسئۇلىيەتچانلىق تۇيغۇسى ئۇنى خاتالىششتىن ساقلايدۇ.

ئۇ ئىنسان يۈرىكىنى پۈتۈن يامان خىياللاردىن پاك تۇتىدۇ. مېڭىسىنى ئەسكى ۋە بۇزۇق پىكىردىن ساقلايدۇ. كۆزلىرىنى يامانلىققا قاراشتىن، قولىقىنى يامان ۋە كۇفرى سۆزنى ئاڭلاشتىن ساقلايدۇ. يالغاننى تىلغا ئالمايدۇ، كۇفرى سۆزلەشكە تىلى بارمايدۇ، تۇرمۇشىنى ھالال يول بىلەن قامدايدۇ. ھارامدىن تاپقان ۋە ياكى باشقىلارنىڭ ھەققى بولغان ياكى ئاجىزلارنى يىغلىتىپ، قاقشىتىپ تاپقان دۇنيانى ئاچلىقتىن ئۆلۈپ كەتسىمۇ يىمەيدۇ. ئىرقى ۋە جىنسى قانداق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ھېچقانداق بىر ئىنسانغا زورلۇق ۋە ھەقسىزلىق قىلىنىشقا يول قويمايدۇ. زالىملارغا يان باسمايدۇ، باش ئەگمەيدۇ. ئىنسانلار ئارىسىدا ياخشىلىق ۋە پەزىلەتنىڭ ئۈلگىسى بولىدۇ. ھەق يولىدا شەخسىي ئارزۇ ۋە مەنپەئەتلىرىنى قۇربان قىلىشتا ھېچ ئىككىلەنمەيدۇ. ئۇنىڭ دەل بۇ يولدا غەلىبە قازىنىشقا ئىشەنچىسى كامىل ۋە ھېچقانداق بىر كۈچ ئۇنى ئالداپ ياكى قورقۇتۇپ ھەق يولدىن توسىيالمايدۇ.

يەر يۈزىدە ئۇنىڭدىنمۇ شەرەپلىك كىشى بولمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ بېشى يالغۇز ياراتقۇچىسى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ئىگىلىدۇ (سەجدىگە بارىدۇ- ت). دۇنيادا ئۇنىڭدىنمۇ ئىززەتلىك كىشى بولمايدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ قولى ئاللاھتىن باشقىسىغا ئېچىلمايدۇ (ئاللاھدىن باشقا ھېچكىمدىن تىلىمەيدۇ- ت). دۇنيادا ئۇنىڭدىن كۈچلۈك ئىنسان يوق، چۈنكى ئۇ ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن قورقمايدۇ. ئۇ ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمدىن مۇكاپات ياكى ئۇستۈن دەرىجە تەمە قىلمايدۇ. ئۇنى ھەق يولدىن ئازدۇرۇشقا، ئىمانىنى سېتىۋېلىشقا قادىر ھېچقانداق بىر كۈچ مەۋجۇد ئەمەس.

بۇ دۇنيادا شەرەپلىك ۋە مۆتىۋەر ھايات كەچۈرگەندىن كېيىن، ئۇ ئۇستىگە ئەڭ ئالىي رەھمەتلىرىنى ياغدۇرىدىغان ياراتقان ئىگىسىنىڭ ئالدىغا قايتىدۇ. چۈنكى ئۇ ۋەزىپىسىنى غەلىبىلىك ئورۇنداپ ئىمتىھاندىن ئەلا نەتىجىلەر بىلەن ئۆتتى. ئۇ پانىي دۇنيا ھاياتىدا بەخت- سائادەت ئىچىدە ياشىدى، ئاخىرەتتىمۇ ئەبەدىي ھۇزۇر، خۇشاللىق ۋە سائادەت ئىچىدە ياشايدۇ.

ھەر قانداق بىر شەخس، خەلق توپى، مەلۇم دەۋر ياكى بىر جايغا مۇناسىۋەتلىك بولمىغان،

ئىنساننىڭ دىنى بولغان ئىسلام، يۇقىرىقىلاردىن ئىبارەتتۇر. ئىسلام پۈتۈن كائىناتنىڭ بىردىنبىر يولى ۋە پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ بىردىنبىر دىنىدۇر. ھەر قايسى دەۋرلەردە، ھەر قايسى مەملىكەتلەردە ۋە ھەر قايسى قەۋملەر ئىچىدە ياشاپ ئۆتكەن، ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ئىشەنگەن ۋە ھەقنى قوللىغان پۈتۈن ياخشى خىسلەتلىك كىشلەر، مەيلى ئۇلار ئۆز تىللىرىدا بۇ دىننى «ئىسلام» دەپ ئاتىسۇن، ياكى باشقا ئىسىملار بىلەن ئاتىسۇن، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ مەزھىبى بولۇپ، ئۇلار ئىسلام يولىدىكى مۇسۇلمانلاردىن ئىدى.

## ئىككىنچى باپ. ئىسلامنىڭ ئاساسي پرىنسىپلىرى

### 10. سۇئال: ئىسلامنىڭ ئاساسي پرىنسىپلىرى

1 ـ ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق بولغان مەبۇد بەرھەق (يەنى ھەقىقي ئىلاھ)يوقلىقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىنسانلارنى توغرا يولغا باشلاش ئۈچۈن، ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن بەرھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ، ئۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىش.

2 ـ ھەركۈنى بەش ۋاخ نامازنى، ئىسلام شەرىئىتىدە كۆرسىتىلگەن بويىچە ئادا قىلىش.

3 ـ يىلدا بىر ئاي رامىزان روزىسىنى تۇتۇش.

4 ـ پۇل ـ مېلى زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتسە، يىلدا بىر قېتىم پۇل ـ مېلىنىڭ زاكىتىنى ئايرىش.

5 ـ ئىقتىسادى يېتەرلىك بولۇپ قودرىتى يەتسە، ئۆمۈر ئىچىدە بىر قېتىم بەيتوللاھقا بېرىپ ھەج تاۋاپ قىلىش.

ئىسلامنىڭ يوقىرىقى بەش چوڭ ئاساسي پرىنسىپىغا ئەمەل قىلغان ئادەم «مۇسۇلمان» دەپ ئاتىلىدۇ.

### 11. سۇئال: ئىسلامنىڭ ئىمان ۋە ئەمەل بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى

ئىسلامنىڭ ئىمان ۋە ئەمەل بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ـ بىر ـ بىرىنى تولۇقلايدىغان، بىر ـ بىرىدىن ئايرىلالمايدىغان زىچ باغلىنىشلىق مۇناسىۋەتتۇر. ئىسلام ـ ئىمان ۋە ئەمەل دېمەكتۇر. چۈنكى ئىمان ئېتىقادقا، ئەمەل شەرىئەتكە ۋەكىللىك قىلىدۇ. ئېتىقاد بىلەن شەرىئەت ئىككىسى بىرلىكتە ئىسلامغا ۋەكىللىك قىلىدۇ. شۇڭا قۇرئان كەرىمدە، ئىمان ھەمىشە ياخشى ئەمەللەر بىلەن بىرلىكتە بايان قىلىنغان. «ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار ئۈچۈن ئاللاھ ھەقىقەتەن (ئۇلارنىڭ دىللىرىدا) مۇھەببەت پەيدا قىلىدۇ» [مەريەم سۈرىسى 96 ـ ئايەت].

### 12.سۇئال: كەلىمە تەييىبەنىڭ مەنىسى

كىشلەر ئىسلام دىنىغا « لائىلاھە ئىللەللاھو، مۇھەممەدۇن رەسۇلۇللاھ (يەنى ئاللاھتىن باشقا ھەقىقي ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەرھەق ئەلچىسى» دېگەن كەلىمە تەييىبەنى مەنىسنى بىلىپ ئوقۇپ، ئۇنىڭغا ئىشىنىپ، ئىقرار قىلىش بىلەن كىرىدۇ. بۇ كەلىمە تەييىبەنىڭ مەنىسى: ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق بولغان ھەقىقي ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ۋە بەرھەق پەيغەمبىرى دېگەنلىكتۇر. بۇ كەلىمە ئىمان ۋە ئىسلامنىڭ مەنىلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئىنتايىن ئىخچام بىر كەلىمە بولغانلىقتىن، كىشلەر ئىسلام دىنىغا كىرىشتە، ئالدى بىلەن ئۇلاردىن مۇشۇ كەلىمە تەلەپ قىلىنىدۇ. كەلىمە تەييىبە ھەرقانداق كىشى ئۇنىڭ مەنىسىگە ئىقرار قىلىپ، كۆڭلىدىن تەسدىق ۋە قوبۇل قىلىش بىلەن

مۇسۇلمان بولىدىغان ۋە ئۇنىڭغا ئىنكار قىلىش بىلەن مۇسۇلمانلىقنىڭ چەك ـ چېگرىسىدىن چىقىپ كېتىدىغان بىردىنبىر ئەھمىيەتلىك كەلىمىدۇر.

## 13. سۇئال: ئىسلام دىنىنىڭ شۇئارى ۋە روھى

چۈنكى ئىسلام دىنىنىڭ شۇئارى ۋە روھى «لا ئىلاھە ئىللەللا» يەنى« ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوق» دېگەنلىكتىن ئىبارەت بولۇپ، بۇنى قوبۇل قىلىپ ئىقرار ۋە تەسدىق قىلغان كىشى ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي مەقستىنى ئۇرۇنلىغان بولىدۇ. «مۇھەممەدەن رەسۇلۇللاھ» يەنى«مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەرھەق پەيغەمبىرى» دەپ ئېتىراپ قىلىپ، گۇۋاھلىق بېرىش بولسا، «لا ئىلاھە ئىللەللا» دېگەن شاھادەتنى تولۇقلىغانلىقتۇر. بۇ ئىككى شاھادەت (يەنى كەلىمە تەييىبە) ئىسلام دىنىنىڭ روھى بولغىنىنىڭ سىرتىدا، پۈتۈن ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىڭ دۇرۇسلىقى ۋە ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشىنىڭ كاپالىتىدۇر. چۈنكى، ئاللاھقا ئىخلاس قىلماستىن ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا ئەگەشمەستىن قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ھەرگىز قوبۇل بولمايدۇ. ئاللاھقا چىن ئىخلاس قىلىش بىلەن «لا ئىلاھە ئىللەللا» دېگەن شاھادەت ئورۇندىلىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىغا ھەقىقىي رەۋىشتە ئەگىشىش بىلەن «مۇھەممەدەن رەسۇلۇللاھ» دېگەن شاھادەت ئۆز ئىپادىسىنى تاپىدۇ.

## 14.سۇئال: كەلىمە تەييىبەنىڭ پايدىلىرى

ئاخىرەتتە ئازابتىن ساقلىنىش ۋە جەننەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن كاپالەت قىلغۇچىمۇ بىردىنبىر كەلىمە تەييىبەدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئاللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام اللەنىڭ ئەلچىسىدۇر، دەپ گۇۋاھلىق بەرگەن ھەرقانداق كىشىگە الله دوزاخنى ھارام قىلىدۇ دېيىلگەن.»

كەلىمە تەييىبەنىڭ پايدىلىرى ئىنتايىن كۆپ. كەلىمە تەييىبەنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى، كىشىلەرنى مەخلۇقاتقا چۇقۇنۇشنىڭ قۇللۇقىدىن ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ باشقىسىغا ئەگىشىشنىڭ ھالاكەتلىرىدىن قوتۇلدۇرۇپ، بىر ئاللاھقىلا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىشتەك، توغرا يولغا يېتەكلەش ئارقىلىق، ئۇلارنى ئىككى ئالەمدە بەختلىك قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

## 15.سۇئال: ئىسلام دىنىنىڭ كىشىلەرنى ئاللاھقا دەۋەت قىلىشتىكى ئۇسۇلى

ئىسلام دىنى كىشىلەرنى مۇسۇلمان بولۇشقا زورلاشنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ كىشىلەرنى ئاللاھقا دەۋەت قىلىشتىكى بىردىنبىر ئۇسۇلى: ئاۋۋال ئىسلامنىڭ ماھىيىتىنى كىشىلەرگە تولۇق بايان قىلىش ۋە قۇرئان كەرىمنى ئۇلارغا چۈشەندۈرۈپ ئوقۇپ بېرىش، ئۇنىڭدىن كېيىن، ئۇلارنى خالىسا ئىسلامنى قوبۇل قىلىش، خالىسا تەرك ئېتىش ئىختىيارى بىلەن ئۆز ھاللىرىغا قويۇۋېتىشتىن ئىبارەت. ئاللاھ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، كىشىلەرنى دىنغا دەۋەت قىلىشنىڭ ئۇسۇلىنى تەلىم بېرىپ مۇنداق دەيدۇ: « قۇرئاننى كىشىلەرگە دانە ـ دانە ئوقۇپ بېرىشىڭ ئۈچۈن ئۇنى بۆلۈپ ـ بۆلۈپ نازىل قىلدۇق، ئۇنى تەدرىجىي نازىل قىلدۇق. «قۇرئانغا ئىشىنىڭلار ياكى ئىشەنمەڭلار (مەيلى، چۈنكى ئىشىنىشىڭلار ئۇنىڭغا كامالەت، ئىشەنمەسلىكىڭلار ئۇنىڭغا نۇقسان ئېلىپ كەلمەيدۇ)» دېگىن. شۈبھىسىزكى، قۇرئان نازىل بولۇشتىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەر قۇرئاننى ئاڭلىغان چاغلىرىدا (تەسىرلىنىپ) دەرھال سەجدىگە بارىدۇ. » [ئىسرا سۈرىسى 106 ـ107ـئايەت]. يەنى خالىساڭلار ئىمان ئېيتىڭلار، خالىساڭلار كۇپرىلىق ھالىتىڭلار بىلەن قېلىڭلار، سىلەرگە ئۆزۈڭلار خالىمىغان بىر ئېتىقادنى

تېڭىش يوق، دېگەنلىكتۇر. ئىسلام دىنى كىشىلەرنى ئۇنىڭغا كىرىشكە ھېچ ۋاقىت زورلىغان ئەمەس ۋە زورلىمايدۇ. بەلكى كىشىلەرنى مۇسۇلمان بولۇشقا چىرايلىقچە دەۋەت قىلىدۇ، بەس. چۈنكى ئىسلام دىنى بىر نەرسىگە ئىشىنىدۇكى، ئۇ بولسىمۇ ئىسلام دىنىنىڭ ھەقلىقى، تەلىماتلىرىنىڭ ئىلغارلىقى ۋە قانۇن ـ پرىنسىپلىرىنىڭ ئادىللىقىدۇر! ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: « دىندا (ئۇنىڭغا كىرىشكە) زورلاش يوقتۇر، ھىدايەت گۇمراھلىقتىن ئېنىق ئايرىلدى، كىمكى تاغۇت (يەنى اللّٰه تىن باشقا بارچە مەبۇد) نى ئىنكار قىلىپ، اللّٰهقا ئىمان ئېيتىدىكەن، ئۇ سۇنماس، مەھكەم تۇتقىنى تۇتقان بولىدۇ، اللّٰه (بەندىلىرىنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئىشلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر » [بەقەر سۈرىسى 256 ـ ئايەت]. قۇرئان كەرىمنىڭ تەلىماتى مۇسۇلمانلار كۇففارلارغا غالىب كەلگەن چاغلاردىمۇ، ئۇلارنى دىنغا كىرىشكە زورلاشنى قەتئى رەت قىلىدۇ.

# ئىككىنچى بۆلۈم. ئىمان

## بىرىنچى باپ. ئىماننىڭ شەرتلىرى ۋە ئالامەتلىرى

### 16.سۇئال: ئىمان دىگەن نىمە؟

ئىمان ـ ئاللاھنىڭ بارلىقىغا ۋە بىرلىكىگە چىن ئىشىنىپ، ئېتىقاد قىلىش، تىل بىلەن ئۇنىڭغا ئىقرار قىلىش ۋە ئەمەللەر ئارقىلىق ئۇنى ئىسپاتلاش دېمەكتۇر. ئىمام بۇخارى ۋە ئىمامى مۇسلىمنىڭ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلغان ( ئالدىنقى بۆلۈمدە نەقىل قىلىنغان38/29ـ) ھەدىستە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئىمان دېگىنىمىز، اللەنىڭ بار ۋە بىرلىكىگە ئىشىنىش، پەرىشتىلەرگە ئىشىنىش، پەيغەمبەرلەرگە ۋە پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرۈلگەن كىتابلارغا ئىشىنىش، الله بىلەن ئۇچرىشىشقا ۋە ئۆلگەندىن كېيىن تىرىلىشكە ئىشىنىشتىن ئىبارەتتۇر، دەپ جاۋاپ بەرگەنلىكى بايان قىلىنغان.

### 17.سۇئال: ئىماننىڭ شەرتلىرى

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد مۇستاپا سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىمانغا بەرگەن تەبىرىدىن ئىماننىڭ ئاساسىي پرىنسىپى تۆۋەندىكى ئالتە ھەقىقەتكە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بىلىمىز.

1 ـ ئاللاھنىڭ بارلىقى ۋە بىرلىكىگە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

2 ـ ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىگە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

3 ـ ئاللاھنىڭ پەرىشتىلىرىنىڭ بارلىقىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

4 ـ ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

5 ـ قىيامەت كۈنىنىڭ بولىدىغانلىقىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

6 ـ ياخشىلىق ۋە يامانلىق ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدىغانلىقىغا چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش.

يۇقىرىقى ئالتە ھەقىقەتكە چىن دىلىدىن ئىشىنىپ، ئۇنىڭ تەقەززاسى بويىچە ئەمەل قىلغان ئادەم «مۇئمىن» دەپ ئاتىلىدۇ.

### 18.سۇئال: ئىماننىڭ كۈچىيىشى ۋە ئاجىزلىششى

ئىمان كەم ـ زىيادە بۇلىدۇ. ئاللاھنى ياد ئېتىش ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن ئىمان

زىيادىلىشىدۇ ۋە كۈچىيىدۇ، ئاللاھنى ئۇنۇتۇش ۋە گۇناھ، يامان ئىشلارنى قىلىش بىلەن ئىمان ناقىسلىشىدۇ ۋە ئاجىزلىشىدۇ. مانا بۇ، ئىماننىڭ كەم - زىيادە بولغىنىدۇر.

ئىمان ئاللاھنىڭ زىكرى بىلەن كۈچىيىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن غاپىل قېلىش بىلەن ئاجىزلىشىدۇ.

## 19.سۇئال: ئىماننى كۈچلەندۈرىدىغان ۋە ئۇنى زىيادە قىلىدىغان ئامىللار

1) **ئىلىم -** ئىلىم ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىسىدۇر. ئاللاھنى تونۇش ئېتىقادنى كۈچەيتىدۇ، ئېتىقادنىڭ كۈچىيىشى ئىماننىڭ كۈچىيىشى دېمەكتۇر.

2) ئەمەل - ياخشى ئەمەللەر بەندىنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان يېقىنلىقىنى زىچ باغلاپ تۇرىدىغان بىر چوڭ ۋاستە بولۇپ، ئىنسان ياخشى ئەمەللەرنى كۆپ قىلىش ئارقىلىق ئاللاھقا تېخىمۇ يېقىنلىشىش پۇرسىتىگە ئىگە بولالايدۇ. ئاللاھقا يېقىنلىشىش ئىماننى كامالەتكە يەتكۈزىدۇ.

3) تەپەككۇر - ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى گۈزەل سەنئەتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش كىشىنى ئاللاھنى تېخىمۇ تونۇشقا ئېلىپ بارىدۇ. ئاللاھنى تونۇش ئىماننى كۈچەيتىدۇ. قۇرئاندا تەپەككۇر قىلىشقا چاقىرىدىغان ئايەتلەر ئىنتايىن كۆپ. ئاللاھنىڭ كامالىي قۇدرەتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش ئىبادەتنىڭ جەۋھىرىدۇر.

4) ئاللاھنى ياد قىلىش - قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، تەسبىھ - تەھلىللەرنى ئېيتىش بىلەن ئاللاھنى ياد ئېتىش ئىماننىڭ كۈچىيىشىگە ۋاستە بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھنى ياد ئېتىش ئاللاھقا بولغان ئىخلاس ۋە مۇھەببەتنى ئاشۇرىدۇ. ئىخلاس ۋە مۇھەببەت ئىماننى كۈچەيتىدۇ ۋە كامالەتكە يەتكۈزىدۇ.

## 20.سۇئال: ئىماننىڭ ئالامەتلىرى

1) گۈزەل ئەخلاق- ئەخلاق ئىنساننىڭ روھىدا يەرلىشىپ ئادەتكە ئايلىنىپ قالغان قىلىقلار بولۇپ ، ئەخلاق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرى، گۈزەل ئەخلاق، يەنە بىرى ناچار ئەخلاق. گۈزەل ئەخلاق ئىماننىڭ تولۇقلانمىسى بولۇپ، ئۇ سۆز - ھەرىكەت ۋە ئىش - پائالىيەتلەردە توغرا بولۇش دېمەكتۇر. گۈزەل ئەخلاقنىڭ پادىشاھى توغرىلىقتۇر. گۈزەل ئەخلاق ئىماننىڭ كامىللىقىنى نامايان قىلىدۇ. ئەخلاقسىز كىشىنىڭ ئىمانى كەمدۇر.

2 ) ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ سۆيگۈسى-ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى ھەممىدىن سۆيۈملۈك بولۇشى ۋە بۇ سۆيگۈنىڭ پۈتۈن ئىش - پائالىيەت ۋە گەپ - سۆزلەردە ئىپادىلىنىشى ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

3 ) ئاللاھتىن قورقۇش- ئاللاھنى ھەقىقىي تونۇغان كىشى ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىنى تونۇيدۇ، ئاللاھنىڭ ھەيۋىتىدىن ئەيمىنىدۇ ۋە ئۆزىنىڭ ئاللاھنى لايىقىدا قەدىرلىيەلمىگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. مانا بۇ، ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

4 ) ياخشى ئەمەللەر - روھلارنى پاكلايدىغان، ھاياتنى گۈللەندۈرىدىغان ياخشى ئەمەللەر ئىماننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن قورئاندا ئىمان ھەمىشە ياخشى ئەمەللەر بىلەن بىرلىكتە كەلتۈرۈلگەن. چۈنكى ئىمان ئەگەر ياخشى ئەمەللەردىن ئايرىلىپ قالىدىغان بولسا، ئۇ، نە مېۋىسىدىن، نە سايىسىدىن پايدىلانغىلى بولمايدىغان پايدىسىز دەرەخكە ئوخشاپ قالىدۇ. ئىمانسىز قىلىنغان ئەمەل - ئىبادەتلەرمۇ رىيا ۋە نىفاقتۇر.

### 21.سۇئال: ئىماننىڭ ئىنسان ھاياتىغا كۆرسىتىدىغان تەسىراتلىرى

ئىماننىڭ ئىنسان ھاياتىغا بېرىدىغان تەسىراتلىرى ئىنتايىن كۆپ، بىز تۆۋەندە پەقەت بىر

قانچىسىنى بايان قىلىمىز.

1 ) ھىدايەت ـ ئىمان كىشىنى توغرا يولغا باشلاش ئارقىلىق، ئۇنى ئىككى ئالەمنىڭ سائادەتلىرىگە ئېرىشتۈرىدۇ. چۈنكى توغرا يولغا ھىدايەت تېپىش ئىمان ۋە ياخشى ئەمەللەرنىڭ نەتىجىسى، شۇنىڭدەك، ئاخىرەتتە جەننەتنى قازىنىشمۇ ھىدايەتنىڭ نەتىجىسىدۇر.

2 ) شىجائەت ـ ئىمان مۇسۇلمان كىشىدە، ئاللاھ تائالانىڭ غەيرىدىن قورقمايدىغان، ئېسىل خىسلەتنى يېتىلدۈرىدۇ. چۈنكى ئىماننىڭ ھەقىقىتى، كىشىگە پايدا ـ زىيان يەتكۈزۈش، ئۆلتۈرۈش ـ تىرىلدۈرۈش ۋە رىزىق بېرىش پەقەت بىر ئاللاھنىڭ قولىدا، دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

3 ) غەلىبە ـ ئىمان مۆئمىن كىشىلەرنى غەلىبىگە ئېرىشتۈرىدۇ. ئاللاھ ھەقىقىي مۆئمىنلەرنى ھالاكەتلەردىن ساقلايدۇ ۋە دۈشمەنلىرى ئۈستىدىن غالىب قىلىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ ۋەدىسىدۇر.

4 ) قانائەت ـ ئىمان مۇسۇلمان كىشىنىڭ قەلبىدە، قانائەت ۋە ئېسىل پەزىلەتلەرنى يېتىشتۈرىدۇ. چۈنكى ھەقىقىي چىن ئىمان رىزىق پەقەت ئاللاھنىڭ قولىدا، ئاللاھتىن باشقا رىزىق بەرگۈچى يوق، ئاللاھتىن كەلگەن رىزقنى توسۇۋالغۇچى ھەم يوق، دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەقەززا قىلىدۇ.

5 ) خاتىرجەملىك ـ ئىمان مۇسۇلمان كىشىنىڭ كۆڭلىگە خاتىرجەملىك ۋە ئامانلىق بېغىشلايدۇ. چۈنكى دۇنيادا نۇرغۇن كىشىلەر جەۋر ـ زۇلۇم ۋە ھەقسىزلىكلەرگە ئۇچرايدۇ. لېكىن ئىنتىقام ئېلىشقا كۆپىنچىسىنىڭ كۈچى يەتمەيدۇ. ماددىي ۋە مەنىۋى زىيان ـ زەخمەتلەرگە ئۇچرايدۇ. لېكىن كۆپ ھاللاردا ئۇنىڭ بەدىلىنى كۆرەلمەيدۇ. بۇ سەۋەبتىن ئۇلار ھۇزۇرسىز ۋە خاتىرجەمسىز ياشاشقا يۈز تۇتىۋاتقاندا، ئىمان ئۇلارنى، ئۇلارنىڭ بۇ دۇنيادا ئالالمىغان ئىنتىقاملىرىنى ئېلىپ بېرىدىغان، تارتقان زىيانلىرىنى پايدىغا ئايلاندۇرۇپ بېرىدىغان كەرەملىك ئاللاھنىڭ ئادالىتىگە ئىشىنىپ، ئاخىرەتنى كۈتۈپ، خاتىرجەم، بەھۇزۇر ئۆمۈر سۈرۈشكە ئۈندەيدۇ.

6 ) چىدام ۋە سەۋىرچانلىق ـ ئىمان مۇسۇلمان كىشىدە، باشقا كەلگەن ھەرقانداق بالا ـ قازا ۋە مۇسىبەتلەر ئالدىدا تەۋرەنمەيدىغان، چىداملىق ئىرادىنى يېتىشتۈرىدۇ. چۈنكى ھەقىقىي چىن ئىمان باشقا كەلگەن پۈتۈن بالايىئاپەت ۋە مۇسىبەتلەر ئاللاھنىڭ تەقدىر قىلىشى بىلەن بولىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا مۆئمىن كىشى بېشىغا كەلگەن ھەرقانداق ئوڭۇشسىزلىقلار ۋە مۇسىبەتلەرنى قەيسەرلىك بىلەن قارشى ئالىدۇ ۋە سەۋىر بىلەن ئۆزىنى تۇتىۋېلىپ، تۇرمۇشنى يەنىلا بەھۇزۇر ئۆتكۈزۈپ كېتەلەيدۇ.

## 22.سۇئال: ئىمان ۋە ئىسلامدىن چىقىپ كېتىشكە سەۋەب بولىدىغان ئامىللار

1 ـ ئىسلام دىنىغا ئىنكار قىلىش.

2 ـ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرۈش.

3 ـ مۇناپىقلىق، يەنى ئېغىزىدا مۇسۇلمانلىقنى سۆزلەپ قويۇپ، دىلىدا ئىشەنمەسلىك ياكى ئۇنىڭغا شەك قىلىش.

4 ـ ئەمەل ـ ئىبادەتنى ياكى دۇئانى ئاللاھنىڭ غەيرىگە قىلىپ، ئۇلار ئارقىلىق ئاللاھقا يېتىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش.

5 ـ كۇففارلارنىڭ ئېتىقادلىرىغا ۋە تۇتقان يوللىرىغا كۆڭۈلدىن رازىلىق بىلدۈرۈش.

6 ـ باشقىلارنىڭ تۇتقان يوللىرىنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدىن ئەۋزەل كۆرۈش.

7 ـ قۇرئان ۋە سەھىھ ھەدىسلار بىلەن سابىت بولغان ئىسلام ئەھكاملىرىنىڭ بىرەرسىگە ئىنكار

قىلىش.

8 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى ئىنكار قىلىش ياكى ئۇنى مەسخىرە قىلىش.

9 ـ مۇسۇلمانلارنىڭ زىيىنىغا كۇففارلار بىلەن بىرلىشىش.

10 ـ باشقا قانۇنلارنى ئىسلام شەرىئىتىدىن ئەۋزەل كۆرۈش.

11 ـ سېھىرگەرلىك قىلىش ياكى سېھىرگە ئىشىنىش.

12 ـ ئىسلام تەلىماتلىرىدىن يۈز ئۆرۈش ياكى ئۇلارنى مەسخىرە قىلىش.

13 ـ ئاللاھنىڭ كىتابى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سەھىھ ھەدىسلىرى بويىچە ھۆكۈم قىلىشقا قايىل بولماسلىق ياكى شەرىئەتنى كەمسىتىش، يەنى ئۇنى ھازىرقى زامانغا ماسلاشمايدۇ، دېيىش.

14 ـ داخان، پالچى ۋە رەمچىلارنىڭ غەيبتىن سۆزلىگەن سۆزلىرىگە ئىشىنىش.

15 ـ ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئاشكارا رەت قىلىش، يەنى ھەقىقەتكە ئىقرار قىلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭغا بويسۇنۇشتىن باش تارتىش.

# ئىككىنچى باب. ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈش

## 23.سۇئال: ئاللاھنىڭ مەۋجۇدلىقى

ئاللاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى دەلىل ـ ئىسپاتلىرى بىلەن كۆرسىتىش ھاجەتسىز. چۈنكى ئاللاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىنى كۆرستىدىغان سانسىز ئالامەتلەر ئەتراپىمىزدا ھەر ۋاقىت ئۆزلىرىنى نامايان قىلىپ تۇرماقتا. كائىناتتىكى ھەر بىر ئالامەت ۋە ھەر بىر مەۋجۇدات ئاللاھنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلاپ تۇرماقتا. ئالاھنىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىگە دەلىل ـ ئىسپات تەلەپ قىلىش، خۇددى ئوپئوچۇق كۈندۈزدە، ئاسماندا قۇياشنىڭ بارلىقىغا دەلىل ـ ئىسپات تەلەپ قىلغانغا ئوخشاش بىمەنىلىكتۇر. ئاللاھ تائالانىڭ مەۋجۇد ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدىغان دەلىل ـ ئىسپاتلارنىساناپ تۈگىتىش مۇمكىن ئەمەس. ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرىنىڭ سانىچە دەلىللەر ئۇنىڭ بارلىقىغا كەسكىن دالالەت قىلىدۇ. دۇنيادىكى ھەر بىر مەۋجۇدات ئۆزىدىكى ۋە ئەتراپىدىكى، ئاللاھنىڭ مەۋجۇدلىقى ۋە ئۇنىڭ يەككە ـ يېگانە ياراتقۇچى ئىكەنلىكىگە دالالەت قىلىدىغان نۇرغۇن ئالامەتلەرنى نامايان قىلىپ تۇرماقتا. بۇ مەنادا ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاسمانلاردا ۋە زېمىندا مۇئمىنلەر ئۈچۈن (ئاللاھ تائالانىڭ بارلىقى، بىرلىكى ۋە قۇدرىتىنى كۆرستىدىغان) نۇرغۇن دەلىللەر بار» [جاسىيە سۈرىسى 3 ـ ئايەت].

كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز بارلىق شەيئىلەرنىڭ قانداق پەيدا بولغانلىقى ھەققىدە ئىزدىنىپ، ئۇنىڭغا جاۋاب تاپماقچى بولغان ھەر قانداق كىشى، تۆۋەندىكى تۆت جاۋابتىن باشقىسىنى تاپالمايدۇ:

1 ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر ئۆزلىكىدىن پەيدا بولغان، يەنى ماددىنىڭ زەررىلىرى (پارچىلىرى) ئەقىل، ئىدراك ۋە تەپەككۇر قىلىش قابىلىيىتىگە ئىگە بولۇش ئارقىلىق، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەرنى ۋۇجۇتقا چىقارغان دېيىش. بۇنداق جاۋاب ئەقىلغا ھەرگىزمۇ مۇۋاپىق كەلمەيدۇ، چۈنكى ، تاش، سۇ، ھاۋا، تۇپراق ۋە ئۇلاردىن باشقا ماددىلاردا ئەقىل، ئىدراك ۋە تەپەككۇر قىلىش قابىلىيىتىنىڭ يوقلۇقى ھەممىگە مەلۇم. تارىختىن بېرى، ھېچبىر زامان ئۇلارنىڭ ئەقىل، ئىدراك ۋە تەپەككۇر قىلىش قابىلىيىتىگە، شۇنداقلا يارىتىش قۇدرىتىگە ئىگە بولغانلىقى مەلۇم

ئەمەس.

2 ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەرنى تەبىئەت ياراتقان دېيىش. ئەگەر بىز، بۇ جاۋابنى بەرگۈچىلەردىن تەبىئەت دېگەن نېمە دەپ سورايدىغان بولساق، ئۇلاردىن بەزىلەر: «تەبىئەت ـ كائىناتنىڭ مەنزىرىسى» دەپ جاۋاب بېرىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇم بولىدۇكى، كائىنات يوق ئىكەن تەبىئەتمۇ يوق ئىدى. چۈنكى بىر نەرسىنىڭ مەنزىرىسى شۇ نەرسە مەۋجۇد بولغاندىلا ئاندىن مەۋجۇد بولالايدۇ.

3ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر تاسادىپى يارىتىلىپ قالغان، يەنى كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى شەيئىلەر، ئەسلىدە ئاتوم زەررىلىرىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇلار ئۇشتۇمتۇت ھەرىكەتكە كېلىش ئارقىلىق بىر ـ بىرى بىلەن تاسادىپى پۈتۈنلىشىشى نەتىجىسىدە كائىنات ۋۇجۇتقا كەلگەن دېيىش.

4 ـ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەرنى ئاللاھ ياراتقان دېيىش.

يوقىرىقى ئۈچ خىل جاۋابنىڭ ھېچبىرى ئىلمىي ئاساسقا يۆلەنمىگەنلىكى ۋە ئەقىل، مەنتىققا ئويغۇن كەلمىگەنلىكى سەۋەبلىك رەت قىلىنغانلىقىدىن مەلۇم بولىدىكى، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز بارلىق شەيئىلەر ئىلىم ـ ھېكمەتلىك ۋە چەكسىز قۇدرەتلىك، كامىل بىر زات تەرىپىدىن ئىنتايىن ئىنچىكە نىزام ۋە پۇختا پىلانلار بىلەن يارىتىلغانلىقى شەك قوبۇل قىلمايدىغان بىردىنبىر ھەقىقەتتۇر. ئۇ زات بولسىمۇ، ئاللاھتۇر. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاللاھ كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى جانلىق ـ جانسىز پۈتۈن شەيئىلەرنى ئۆزىنىڭ ياراتقانلىقىنى ئېلان قىلدى. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: «ئەنە شۇ ئاللاھ سىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىڭلاردۇر. ئاللاھتىن بۆلەك ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر، ئۇ ھەممە نەرسىنى ياراتقۇچىدۇر» [ئەنئام سۈرىسى 102 ـ ئايەت].

خۇلاسە: ئاللاھ تائالانىڭ بارلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈش ئىنسان تەبىئىتىنىڭ تەلىپىلا بولۇپ قالماستىن، بەلكى ئۇ، ئەقلىنىڭ زۆرۈرىيىتى ۋە كامالىتىدۇر. ئاللاھنىڭ ھەممىنى ياراتقۇچى يەككە ـ يېگانە خالىق (ياراتقۇچى) ئىكەنلىكىنى تونۇپ، ئۇنىڭغا ئىقرار قىلغاندىن كېيىن، ئىنسان ئۆزىنىڭ نېمە ئۈچۈن يارىتىلغانلىقى ھەققىدە ئويلىنىشى كېرەك.

## 24.سوئال: ئىنسان نېمە ئۈچۈن يارىتىلغان؟

ئىنساننىڭ نېمە ئۈچۈن يارىتىلغانلىقىنىڭ جاۋابى مۇسۇلمانلاردا تەيياردۇر. ھەر قانداق بىر ئىجادكار ئۆزى ئىجاد قىلغان نەرسىسىنىڭ سىرىنى، ئۇنى نېمە ئۈچۈن ئىجاد قىلغانلىقىنىڭ سەۋەبىنى ياخشى بىلگەندەك، بارلىق كائىناتنىڭ، جۈملىدىن ئىنساننىڭ ئىجادكارى ۋە ياراتقۇچىسى بولغان ئاللاھ تائالا «ئىنسان» دەپ ئاتالغان بۇ مەخلۇقاتنى نېمە ئۈچۈن ياراتقانلىقىنىڭ سەۋەبىنى ئەلۋەتتە ياخشى بىلىدۇ.

ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە، ئىنساننى يەر يۈزىدە ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى يۈرگۈزۈش ۋە ئۇنىڭ ئىرادىسىگە ۋارىسلىق قىلىش ئۈچۈن، ئۆزىدىن ئورۇن باسار قىلىپ ياراتقانلىقىنى ئېلان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۆز ۋاقتىدا پەرۋەدىگارىڭ پەرىشتىلەرگە: مەن يەر يۈزىدە ئورۇن باسار يارىتىمەن، دېدى. پەرىشتىلەر يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدىغان، قان تۆكىدىغان (شەخسنى) ئورۇنباسار قىلامسەن؟ ھالبۇكى بىز بولساق سېنى پاك دەپ مەدھىيىلەيمىز، مۇقەددەس دەپ مەدھىيىلەيمىز دېدى. ئاللاھ مەن ھەقىقەتەن سىلەر بىلمەيدىغان نەرسىلەرنى بىلىمەن دېدى» [بەقەر سۈرىسى 30 ـ ئايەت]. يەر يۈزىدە ئورۇنباسار بولۇشنىڭ سالاھىيىتى ۋە ئەڭ ئالدىنقى

شەرتى ئىنساننىڭ ئۆز پەرۋەردىگارىنى تونۇشى ۋە ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىشى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «جىنلارنى ۋە ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم » [زارىيات سۈرىسى 56 ـ ئايەت].

ئىنساننىڭ پۈتۈن كائىناتتىكىلەرنىڭ ئۇلۇغراقى بولۇپ يارىتىلغانلىق ھۆرمىتىگە مۇۋاپىق، ئەقىلگە ئۇيغۇن كېلىدىغان بىردىنبىر ئەڭ توغرا جاۋاب شۇكى، ئىنسان ئاللاھ ئۈچۈن: ئاللاھنى تونۇش، ئۇنىڭغا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىش ئۈچۈن يارىتىلغان. شۇ ۋەجىدىن، كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق مەۋجۇداتلار پەقەت ئىنساننىڭ مەنپەئىتى ئۈچۈن يارىتىلغان ۋە ئۇنىڭغا بويسۇندۇرۇپ بېرىلگەن. ئىنسان ئەلۋەتتە، يوقىرىقى شەيئىلەردىن ئۇلۇغدۇر.

## 25.سۇئال: ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىلىرى

ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىلىرى ئىنتايىن كۆپ، ئەمما ئۇلارنى تۆۋەندىكى ئىككىگە قىسقارتىپ چۈشەندۈرۈش مۇمكىن: بىرى، ئەقىل بىلەن ئىلىم، يەنە بىرى، ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىدىن ئىبارەت.

## 26.سۇئال: ئاللاھنى ئەقىل ۋە ئىلىم ئارقىلىق قانداق تونۇغىلى بولىدۇ؟

ئىنساندىكى ئورگانلارنىڭ ھېچبىرى بىكارغا يارىتىلغان ئەمەس. ئىنسان ۋۇجۇدىنىڭ يېتەكچىسى بولغان ئەقىلنى ئالايلۇق: ئەقىلنىڭ ۋەزىپىسى ـ تەپەككۇر قىلىش ۋە ئىزدىنىشتىن ئىبارەت. ئەگەر ئىنسان ئەقىلنى ئىشلىتىپ، ئەتراپىدىكى شەيئىلەر ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈپ، ئىزدەنمەيدىكەن، ئۇ، ئەقىلنىڭ ۋەزىپىسىنى جارى قىلدۇرمىغان، ھەتتا بارا ـ بارا ئەقىلنىڭ رولىنى تامامەن يوقاتقان بولىدۇ. ئىسلام دىنى ئەقلىي بىلىش ئۈستىگە قۇرۇلغان بىر دىن بولۇپ، ئۇنىڭ دەۋىتى پەقەت ئەقىللارغا خىتاب قىلىدۇ. كىشىلەرنى پىكىر يۈرگۈزۈپ ئىزدىنىشكە چاقىرىدۇ. ئىسلام دىنى كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا قارىغۇلارچە ئېتىقاد قىلىشىنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. ئۇ كىشىلەرنى ئەقىل ئىشلىتىپ ئويلاپ، پىكىر يۈگۈزۈپ، ياخشى چۈشىنىپ، ئاندىن ئىسلام دىنىغا كىرىشنى تەلەپ قىلىدۇ. شۇڭا، قۇرئان كەرىمدە، ئاللاھنىڭ ئاسمان، زېمىن ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى گۈزەل سەنئەتلىرى ئۈستىدە ئويلىنىپ، پىكىر يۈرگۈزۈشنى ئىبادەتنىڭ جەۋھىرى دەپ قارىغانلىقتىن، ئۇنىڭغا ئىنتايىن كۆپ ساۋاب بېرىلىدىغانلىقىغا ۋەدە قىلىنغان. ئاللاھ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئېيتقىنكى، «ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى نەرسىلەرنى كۆزىتىڭلار. مۆجىزىلەر ۋە ئاگاھلاندۇرغۇچىلارنىڭ (يەنى پەيغەمبەرلەرنىڭ) ئىمان ئېيتمايدىغان قەۋمگە پايدىسى بولمايدۇ » [يۇنۇس سۈرىسى 101 ـ ئايەت]. بۇ ئايەتتىكى كۆزىتىشتىن مەقسەت، ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى ئاجايىب قۇدرەتلىرى ۋە كامالىغا يەتكەن سەنئەتلىرى توغرىسىدا پىكىر يۈرگۈزۈش ئارقىلىق ئاللاھنى تونۇشتىن ئىبارەت.

ئىلىم ـ پەن مەيداننىڭ كېڭەيگەنلىكى ئىنسان ئەقلىيتىنىڭ تەرەققى قىلغانلىقىنىڭ نەتىجىسىدۇر. چۈنكى ئەقىل ئىلىمنىڭ قۇرالىدۇر !ئىلىم ـ پەننىڭ تەرەققى قىلىشى كىشىلەرنىڭ ئاللاھنى تېخىمۇ ئېنىق تونۇشى ئۈچۈن خىزمەت قىلىدۇ. چۈنكى ئىلىم ـ ئاللاھنى تونۇشنىڭ ۋاستىسىدۇر.

## 27. سۇئال: ئاللاھنى ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرى ئارقىلىق تونۇش

ئاللاھنىڭ كۆپلىگەن ئېسىل سۈپەتلىرى بار. ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ بىر پارچىسىدۇر. ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى، ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىدىن ئۆگىنىشتىن ئىبارەت ئىككى يول بىلەن

بىلگىلى بولىدۇ.

ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنى ئۇنىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈش ئارقىلىق بىلگىلى بولىدۇ. ھەر قانداق ئەقىل ئىگىسى كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارچە شەيئىلەر ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە، بۇلارنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە ئىدارە قىلغۇچىسى بولغان زات ـ ئاللاھنىڭ ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى، ھەممىگە قادىر، ھەممىنى بىلگۈچى، خالىغاننى ياراتقۇچى، ھەممىنى پەرۋىش قىلغۇچى. . ... ئۇلۇغ زات ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدۇ.

## 28. سۇئال: ئاللاھ تائالانىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ ھەممە سۈپەتلىرىنى تونۇغىلى بولامدۇ؟

تەپەككۇر ئارقىلىق ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ ھەممىسىنى تونۇغىلى بولمايدۇ. ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرى ئۈستىدە تەپەككۇر قىلىش بىلەنمۇ بىلەلمىگەن سۈپەتلىرىنى، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ ۋاستىسى بىلەن، يەنى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىسلارغا مۇراجىئەت قىلىش بىلەن بىلىمىز. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ھەدىسىدە: ئاللاھ تائالانىڭ جەمئى 99 ئىسىم ـ سۈپەتلىرى بار ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە يەنە مۇنداق دەيدۇ. « اللهنىڭ گۈزەل ئىسىملىرى بار، اللهنى شۇ (گۈزەل ئىسىملىرى) بىلەن ئاتاڭلار، اللهنىڭ ئىسىملىرىنى كەلسە ـ كەلمەس قوللىنىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ » [ئەئراف سۈرىسى 180 ـ ئايەت]. ئاللاھنىڭ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا بايان قىلىنغان گۈزەل ئىسىملىرى ۋە ئېسىل سۈپەتلىرى توغرىلىق پىكىر يۈرگۈزگەن ھەرقانداق ئادەم، ئاللاھنىڭ بارچە كامالەتلەرگە ئىگە، نەقەدەر كاتتا ۋە ئۇلۇغ زات ئىكەنلىكىنى تونۇيدۇ.

## 29.سۇئال: ئاللاھ تائالانى ئۇنىڭ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا كەلگەن ئىسىم ـ سۈپەتلىرى ئارقىلىق قانداق تونۇغىلى بولىدۇ؟

ئىنساندا بەش ھېسسىي ئەزا بولۇپ، كائىناتتىكى بەزى ماددىي شەيئىلەرنى شۇ ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلىدۇ، بۇ بەش ھېسسىي ئەزاسى ئارقىلىق بىلەلمىگەن شەيئىلەرنى ئىشەنچلىك خەۋەرلەر ئارقىلىق ئاڭلاپ بىلىدۇ. چۈنكى ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق پەقەت بەزى ماددىي شەيئىلەرنىلا بىلگىلى بولىدۇ. ھالبۇكى ئاللاھنىڭ زاتى ماددا ئەمەس. شۇڭا، ئىنساننىڭ كۆرۈش ئىقتىدارى چەكلىك بولغانلىقى سەۋەبتىن، ئۇ، ئاللاھنى كۆزى بىلەن كۆرۈپ تونۇشقا قادىر بولالمىغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھنى ئىشەنچلىك خەۋەرلەر ئارقىلىق تونۇيدۇ. دۇنيادا ئەڭ ئىشەنچلىك خەۋەر قۇرئان كەرىم ۋە سەھىيھ ھەدىسلەرنىڭ بەرگەن خەۋەرلىرىدۇر. موشرىكلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن ئاللاھنى تەرىپلەپ بېرىشنى سورىغاندا، ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا مۇنداق دەيدۇ: «ئېيتقىنكى، "ئۇ ئاللاھ بىردۇر، ھەممە ئاللاھقا موھتاجدۇر. ئاللاھ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس، ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش بولالمايدۇ] «ئىخلاس سۈرىسى].

## 30.سۇئال: ئاللاھنىڭ كامالى سۈپەتلىرى

ئاللاھ ئەزەلدىن بار بولغان يالغۇز ئىلاھتۇر. ئۇنىڭ پۈتۈن كائىناتنى يارىتىشتا ۋە ئۇنى پەرۋىش قىلىشتا ھېچ بىر شېرىكى يوقتۇر. ئۇ، ئۆزىنىڭ كامالى سۈپەتلىرى بىلەن ھەممىشە سۈپەتلىنىپ تۇرغۇچىدۇر. ئۇ بارلىق ئەيىب ـ نوقسان ۋە كەمچىلىكلەردىن ئەلۋەتتە پاكتۇر، دەپ ئىمان ئېيتىش كېرەك. ئاللاھنىڭ كۆپلىگەن كامالى سۈپەتلىرى بار. ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىجمالى ئىمان كەلتۈرۈش، ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ بىر پارچىسىدۇر. بىزنىڭ تەپسىلىي بىلىپ ئىمان

كەلتۈرىشىمىزگە زۆرۈر بولغان  سۈپەت سەككىزدۇر.

1 ــ ھەييۇن  (ھەمىشە تىرىك بولغۇچى)      2 ــئالىمۇن  (ھەممىنى بىلگۈچى ئالىم)

3 ــ قادىر  (ھەممىگە كۈچى يېتىدىغان قادىر)      4 ــ مۇرىيدۇن (ئىرادە قىلغۇچى)

5 ــ مۇكەۋۋىنۇن (ئىجاد قىلغۇچى)      6 ـ مۇتەكەللىم ( سۆزلىگۈچى)

7 ــ سەمىئۇن ( ئاڭلىغۇچى )      8ــ بەسىيرۇن  (كۆرگۈچى)

## 31.سۇئال: ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ھەقىقىتى

ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈرۈش، تۆۋەندىكى تۆت ھەقىقەتكە ئىمان كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 ـ ئاللاھ تائالانىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

2 ـ ئاللاھ تائالانىڭ ھەممىنى ياراتقۇچى ۋە ھەممىنى ئىدارە قىلغۇچى مۇتلەق پەرۋەدىگار ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

3 ـ ئاللاھ تائالانىڭ يەككە ـ يېگانە ئىلاھ، بىرلا ھەقىقىي ئىلاھ ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

4 ـ ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش، يەنى ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىم ياكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى ئارقىلىق ئۆزىگە مەنسۇپ قىلغان ئىسىم ـ سۈپەتلەرنى ئۆزگەرتىۋەتمەستىن، ئاللاھ تائالانىڭ ئالىي ماقامىغا لايىق ھالدا ئۇنىڭغا مەنسۇپ قىلىش ۋە ئۇنى شۇ ئىسىم ـ سۈپەتلىرى بىلەن ئاتاش.

## 32.سۇئال: ئاللاھ تائالانىڭ گۈزەل ئىسىم سۈپەتلىرىنىڭ پەزىلىتى ۋە بۇ ئىسىملار

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: « اللەنىڭ 99 ئىسمى بار بولۇپ،  كىمكى ئۇنى يادلىسا، جەننەتكە كىرىدۇ. الله تاقتۇر، (شۇڭا) تاقنى ياخشى كۆرىدۇ. » (مۇسلىم: 2677)

### الله نىڭ 99 ئىسىم سۈپاتى ۋە ئۇنىڭ ئىزاھاتى

| | ئەرەپچىسى | ئوقۇلۇشى | مەنىسى |
|---|---|---|---|
| 1 | اَللّٰهُ | ئەللاھۇ | ھەقىقى ئىلاھ |
| 2 | اَلرَّحْمٰنُ | ئەررەھمانۇ | چەكسىز كۆيۈنگۈچى |
| 3 | اَلرَّحِيمُ | ئەررەھىيمۇ | ئاخىرەتتە كۆيۈنگۈچى |
| 4 | اَلْمَلِكُ | ئەلمەلىكۇ | پۈتكۈل شەيئىلەرنىڭ خوجايىنى |
| 5 | اَلْقُدُّوسُ | ئەلقۇددۇسۇ | بارلىق نۇقساندىن پاك |
| 6 | اَلسَّلاَمُ | ئەسسەلامۇ | مۆئمىنلەرگە سالامەتلىك بېغىشلىغۇچى |
| 7 | اَلْمُؤْمِنُ | ئەلمۇئمىنۇ | خاتىرجەم قىلغۇچى |
| 8 | اَلْمُهَيْمِنُ | ئەلمۇھەيمىنۇ | بارلىق شەيئىلەرنى كۈزۈتۈپ تۇرغۇچى |
| 9 | اَلْعَزِيزُ | ئەلئەزىيزۇ | كۈچلۈك |
| 10 | اَلْجَبَّارُ | ئەلجەببارۇ | قەھرى غەزەپ قىلغۇچى |

| | | | |
|---|---|---|---|
| 11 | اَلْمُتَكَبِّرُ | ئەلمۇتەكەببىرۇ | بۈيۈكلۈكتە يېگانە |
| 12 | اَلْخَالِقُ | ئەلخالىقۇ | ھەممىنى ياراتقۇچى |
| 13 | اَلْبَارِئُ | ئەلبارىئۇ | يوقلۇقتىن پەيدا قىلغۇچى |
| 14 | اَلْمُصَوِّرُ | ئەلمۇسەۋۋىرۇ | ھەممە نەرسىگە سۈرەت شەكىل بەرگۈچى |
| 15 | اَلْغَفَّارُ | ئەلغاففارۇ | كەچۈرۈم قىلغۇچى |
| 16 | اَلْقَهَّارُ | ئەلقاھھارۇ | ھەممە شەيئىنى تىزگىنلەپ تۇرغۇچى |
| 17 | اَلْوَهَّابُ | ئەلۋەھھابۇ | كۆپلەپ بەرگۈچى |
| 18 | اَلرَّزَّاقُ | ئەررەززاقۇ | كۆپلەپ رىزىق بەرگۈچى |
| 19 | اَلْفَتَّاحُ | ئەلفەتتاھۇ | ھەقلىق بىلەن ھۆكۈم قىلغۇچى |
| 20 | اَلْعَلِيْمُ | ئەلئەلىيمۇ | ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى |
| 21 | اَلْقَابِضُ | ئەلقابىزۇ | يىغقۇچى |
| 22 | اَلْبَاسِطُ | ئەلباسىتۇ | يايغۇچى |
| 23 | اَلْخَافِضُ | ئەلخافىزۇ | چۆكۈرگۈچى |
| 24 | اَلرَّافِعُ | ئەررافىئۇ | يۇقىرى كۆتۈرگۈچى |
| 25 | اَلْمُعِزُّ | ئەلمۇئىززۇ | ئەزىز قىلغۇچى |
| 26 | اَلْمُذِلُّ | ئەلمۇزىللۇ | خار قىلغۇچى |
| 27 | اَلسَّمِيْعُ | ئەسسەمىيئۇ | ھەممىنى ئاڭلىغۇچى |
| 28 | اَلْبَصِيْرُ | ئەلبەسىيرۇ | ھەممىنى كۆرگۈچى |
| 29 | اَلْحَكَمُ | ئەلھەكەمۇ | ھەل قىلغۇچى، ھۆكۈم قىلغۇچى |
| 30 | اَلْعَدْلُ | ئەلئەدلۇ | كامىل ئادالەت ئىگىسى |
| 31 | اَللَّطِيْفُ | ئەللەتىيفۇ | كۆيۈنگۈچى |
| 32 | اَلْخَبِيْرُ | ئەلخەبىيرۇ | ھەممىدىن خەۋەردار |
| 33 | اَلْحَلِيْمُ | ئەلھەلىيمۇ | مۇلايىم، ئاسرىغۇچى |
| 34 | اَلْعَظِيْمُ | ئەلئەزىيمۇ | بۈيۈك، كاتتا |
| 35 | اَلْغَفُوْرُ | ئەلغەفۇۋرۇ | كۆچۈرگۈچى |
| 36 | اَلشَّكُوْرُ | ئەششەكۇۋرۇ | كۆپ مەرھەمەت قىلغۇچى |

| | | | |
|---|---|---|---|
| 37 | اَلْعَلِيُّ | ئەلئەلىييۇ | ئالىي |
| 38 | اَلْكَبِيْرُ | ئەلكەبىيرۇ | شانۇ ــ شەۋكىتى بۈيۈك |
| 39 | اَلْحَفِيْظُ | ئەلھەفىيزۇ | مۇھاپىزەت قىلغۇچى |
| 40 | اَلْمُقِيْتُ | ئەلمۇقىيتۇ | قۇدرەتلىك، ھەممىگە كۈچى يەتكۈچى |
| 41 | اَلْحَسِيْبُ | ئەلھەسىيبۇ | ھەممە نەرسىگە كۇپايە ، ھېساب ئالغۇچى |
| 42 | اَلْجَلِيْلُ | ئەلجەلىيلۇ | ناھايىتى كاتتا سۈپەتكە ئىگە |
| 43 | اَلْكَرِيْمُ | ئەلكەرىيمۇ | ناھايىتى ئالىيجاناب، سېخى |
| 44 | اَلرَّقِيْبُ | ئەررەقىيبۇ | كۆزىتىپ تۇرغۇچى |
| 45 | اَلْمُجِيْبُ | ئەلمۇجىيبۇ | ئىجابەت قىلغۇچى |
| 46 | اَلْوَاسِعُ | ئەلۋاسىئۇ | مەرھەمىتى كەڭ |
| 47 | اَلْحَكِيْمُ | ئەلھەكىيمۇ | ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى |
| 48 | اَلْوَدُودُ | ئەلۋەدۇۋدۇ | دوست تۇتقۇچى |
| 49 | اَلْمَجِيْدُ | ئەلمەجىيدۇ | بەك ئۇلۇغ |
| 50 | اَلْبَاعِثُ | ئەلبائىسۇ | قوزغىغۇچى |
| 51 | اَلشَّهِيْدُ | ئەششەھىيدۇ | ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچى |
| 52 | اَلْحَقُّ | ئەلھەققۇ | مەۋجۇتلۇقى شەكسىز ، ئەزەلدىنلا مەۋجۇت |
| 53 | اَلْوَكِيْلُ | ئەلۋەكىيلۇ | ۋەكىل بولغۇچى |
| 54 | اَلْقَوِيُّ | ئەلقەۋىييۇ | كۈچ قۇۋۋەتتە يۈكسەك |
| 55 | اَلْمَتِيْنُ | ئەلمەتىينۇ | بەك مۇستەھكەم |
| 56 | اَلْوَلِيُّ | ئەلۋەلىييۇ | بەك يېقىن |
| 57 | اَلْحَمِيْدُ | ئەلھەمىيدۇ | مەدھىيىگە لايىق |
| 58 | اَلْمُحْصِيُ | ئەلمۇھسىيۇ | بارلىق شەيئىلەر سانىنى مۇكەممەل ئىگەللىگۈچى |
| 59 | اَلْمُبْدِئُ | ئەلمۇبدىئۇ | يوقتىن بار قىلغۇچى |
| 60 | اَلْمُعِيْدُ | ئەلمۇئىيدۇ | قايتا ئەسلىگە كەلتۈرگۈچى |
| 61 | اَلْمُحْيِيُ | ئەلمۇھيىيۇ | تىرىلدۈرگۈچى |
| 62 | اَلْمُمِيْتُ | ئەلمۇمىيتۇ | جاننى ئالغۇچى |

| | | | |
|---|---|---|---|
| 63 | اَلْحَيُّ | ئەلھەييۇ | مەڭگۈ هايات |
| 64 | اَلْقَيُّومُ | ئەلقەييۇۋمۇ | بارلىق مەخلۇقاتنى ئىدارە قىلىپ تۇرغۇچى |
| 65 | اَلْوَاجِدُ | ئەلۋاجىدۇ | تاپقۇچى |
| 66 | اَلْمَاجِدُ | ئەلماجىدۇ | ئالىيجاناب، ئۇلۇغ |
| 67 | اَلْوَاحِدُ | ئەلۋاھىدۇ | يەككە ـ يېگانە |
| 68 | اَلصَّمَدُ | ئەسسەمەدۇ | بىھاجەت |
| 69 | اَلْقَادِرُ | ئەلقادىرۇ | ھەممىگە كۈچى يەتكۈچى |
| 70 | اَلْمُقْتَدِرُ | ئەلمۇقتەدىرۇ | ناھايىتى كۈچلۈك |
| 71 | اَلْمُقَدِّمُ | ئەلمۇقەددىمۇ | ئىلگىرى قىلغۇچى |
| 72 | اَلْمُؤَخِّرُ | ئەلمۇئەخخىرۇ | كېچىكتۈرگۈچى |
| 73 | اَلأَوَّلُ | ئەلئەۋۋەلۇ | ئەڭ ئەۋۋەل |
| 74 | اَلأَخِرُ | ئەلئاخىرۇ | مەڭگۈ مەۋجۇت |
| 75 | اَلظَّاهِرُ | ئەززاھىرۇ | ئاشكارا بولغۇچى |
| 76 | اَلْبَاطِنُ | ئەلباتىنۇ | مەخپىي |
| 77 | اَلْوَالِيُ | ئەلۋالىيۇ | ئىگە بولغۇچى |
| 78 | اَلْمُتَعَالُ | ئەلمۇتەئالۇ | بۈيۈك |
| 79 | اَلْبَرُّ | ئەلبەررۇ | ياخشىلىق قىلغۇچى |
| 80 | اَلتَّوَّابُ | ئەتتەۋۋابۇ | تەۋبىنى بەك قوبۇل قىلغۇچى |
| 81 | اَلْمُنْتَقِمُ | ئەلمۇنتەقىمۇ | ئىنتىقام ئالغۇچى |
| 82 | اَلْعَفُوُّ | ئەلئەفۇۋۋۇ | كەچۈرۈم قىلغۇچى |
| 83 | اَلرَّؤُوْفُ | ئەررەئۇۋفۇ | كۆيۈمچان |
| 84 | مَالِكُ الْمُلْكِ | مالىكۇلمۇلكى | شاھلارشاھى |
| 85 | ذُو الْجَلاَلِ وَالإِكْرَامِ | زۇلجەلالى ۋەلئىكرامى | ئۇلۇغلۇق، بۈيۈكلۈك ئىگىسى |
| 86 | اَلْمُقْسِطُ | ئەلمۇقسىتۇ | ئادىل، ھەققانىيەتچى |
| 87 | اَلْجَامِعُ | ئەلجامىئۇ | جۇغلىغۇچى |
| 88 | اَلْغَنِيّ | ئەلغەنىييۇ | بەك باي |

| | | | |
|---|---|---|---|
| 89 | اَلْمُغْنِيُ | ئەلمۇغنيۇ | باي قىلغۇچى |
| 90 | اَلْمَانِعُ | ئەلمانىئۇ | توسقۇچى |
| 91 | اَلضَّارُّ | ئەززاررۇ | دۈشمەنلىرىگە ئازاب- ئوقۇبەت يەتكۈزگۈچى |
| 92 | اَلنَّافِعُ | ئەننافىئۇ | پايدا يەتكۈزگۈچى |
| 93 | اَلنُّوْرُ | ئەننۇۋرۇ | نۇرلۇق |
| 94 | اَلْهَادِيُ | ئەلهادىيۇ | هىدايەت قىلغۇچى |
| 95 | اَلْبَدِيْعُ | ئەلبەدىيئۇ | ئۆرنەكسىز يوقتىن بارقىلغۇچى |
| 96 | اَلْبَاقِيُ | ئەلباقىيۇ | مەڭگۇ باقى |
| 97 | اَلْوَارِثُ | ئەلۋارىسۇ | يوقالماس ۋارىس |
| 98 | اَلرَّشِيْدُ | ئەررەشىيدۇر | توغرا يولغا يېتەكلىگۈچى |
| 99 | اَلصَّبُوْرُ | ئەسسەبۇۋرۇ | ناهايىتى سەۋىرچان |

## 33.سۇئال: ئاللاھ تائالاغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ غايىسى

ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئاساسلىق غايىسى ـ ئەقىل، فىترەت( يارىتىلىشتىن ئاللاھقا ئېتىقاد قىلىش ئېڭى) ۋە ھەقىقەتنىڭ چاقىرىقىغا ئەگەشكەن ھالدا، ئاللاھقا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىپ، ئىنسان بولۇپ يارالغانلىق بۇرچىنى ئۆتەش ئارقىلىق، ئىككى ئالەملىك بەخت ـ سائادەتلەرنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئىبارەتتۇر.

## 34.سۇئال: ئاللاھنىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەققى

ئاللاھنىڭ ئىنسانلار ئۈستىدىكى ھەققى ـ ئىنسانلارنىڭ ئاللاھقا خالىس ئىبادەت قىلىشىدۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم» [زارىيات سۈرىسى 56 ـ ئايەت].

## 35.سۇئال: ئىبادەت ئوقۇمى

ئىبادەت ـ تىل، قەلب ۋە بەدەننىڭ ھەرىكەتلىرى بىلەن ئاللاھقا بەندىچىلىكنى ئادا قىلىش دېمەكتۇر. كىشىلەر مۇسۇلمان بولۇپ، ئىسلام دىنىغا كىرگەندىن كېيىن، ئۇلارغا ئاللاھ تائالانىڭ ئەڭ ئاۋۋال بۇيرىغان نەرسىسى ئىبادەتتۇر. ئىبادەت ـ ئاللاھ تائالاغا بولغان ئىماننى نامايان قىلىش ۋە ئاللاھ تائالا ئاتا قىلغان سان ساناقسىز ۋە ھېسابسىز نېمەتلەرگە شۈكۈر ئادا قىلىش يۈزىسىدىن، ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلغان ھالدا، ئۇنىڭ بۇيرۇقىنى ئورۇنلاش نىيىتى بىلەن قىلىنىدۇ. ئىنساننىڭ ئەسلى تەبىئىتى ئۇنى يوق يەردىن بار قىلىپ، ئۇنىڭغا تۈرلۈك نېمەتلەرنى ئاتا قىلغان شەپقەتلىك ئىگىسى ـ ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشنى ئۆتەشكە تېگىشلىك تەبىئىي بۇرچ دەپ تونۇيدۇ.

## 36. سۇئال: ئىبادەت روھنىڭ غىزاسىدۇر

ئىنسان دېمەك بىز تاشقىرىدىن كۆرىۋاتقاندەك - يەيدىغان، ئىچىدىغان، سۆزلەيدىغان ۋە ھەرىكەت قىلىدىغان ماددىي جىسىملا ئەمەس، بەلكى ئىنساننىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى شۇنداق قىممەتلىك بىر جەۋھەر بولۇپ، ئىنسان بۇ جەۋھەرنىڭ يۈزىدىن كائىناتتىكى پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ ئەڭ شەرەپلىكى ۋە ئۇلارنىڭ خوجايىنى بولۇشقا لايىق بولغان. بۇ جەۋھەر بولسىمۇ، ئىنساندىكى روھتۇر. ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش ئارقىلىق بۇ روھنىڭ مەنىۋى غىزاسى تولۇقلىنىدۇ.

## 37.سۇئال: ئىبادەتنىڭ ماھىيىتى

ئىبادەتنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتى - ئاللاھ تائالاغا ئەڭ كەمتەرلىك ۋە ئەڭ سەمىمىي مۇھەببەت ھەم ئىخلاس بىلەن ئىتائەت قىلىش دېمەكتۇر. ئىمان ئىبادەت قىلىشنى لازىم قىلىدۇ. ئىبادەت ئىماننىڭ نامايەندىسىدۇر. ئەمما ئىسلام دىنىدا ئېشىنىپ ئىمان ئېيتىش بۇيرۇلغان ئېتىقاد مەسىلىلىرىدىن بىرەرسىگە ئىنكار قىلمىغان پەقەت ھورۇنلۇق ۋە باشقىمۇ سەۋەبلەر تۈپەيلى ئىبادەتلەرنى ئورۇندىمىغان ئادەم گۇناھكار بولسىمۇ، مۇسۇلمانلىقتىن چىقىپ كەتمەيدۇ. شۇنداقلا ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولماستىن قىلىنغان ئىبادەتلەرنىڭمۇ پايدىسى يوق.

## 38.سۇئال: ئىسلامنىڭ ئاساسىي ئىبادەتلىرى

ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي ئىبادەتلىرى بەش بولۇپ، ئىسلام دىنى مۇشۇ بەش ئاساسنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان.

1 ) ئاللاھ تائالادىن باشقا ئېتىقاد ۋە ئىبادەت قىلىنىشقا ھەقلىق بولغان ئىلاھ يوق ئىكەنلىكىگە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىش ۋە شۇنداق گۇۋاھلىق بېرىش يەنى ئىماننى ئېلان قىلىش.

2) ھەركۈنى بەش ۋاخ نامازنى ئىسلام دىنىدا كۆرسىتىلگەن بويىچە ئادا قىلىش.

3 ) مال-مۈلكى زاكات بېرىش مىقدارىغا يەتسە ھەر يىلى بىر قېتىم زاكات ئايرىش.

4) ھەر يىلى بىر ئاي رامىزان روزىسىنى تۇتۇش.

5) ئىقتىسادى يېتەرلىك بولۇپ، قۇدرىتى يەتكەن كىشىنىڭ ئۆمرى ئىچىدە بىر قېتىم بەيتۇللاھنى ھەج قىلىشى.

## 39.سۇئال: ئىبادەتنىڭ قوبۇل بولۇش شەرتلىرى

بىزنى ۋە دۇنيادىكى بارلىق شەيئىلەرنى يوقتىن بار قىلىپ، بىزگە تۈرلۈك نېمەتلەرنى ئاتا قىلغان ئاللاھقا شۈكۈر قىلىش بۇرچىمىزنى ئادا قىلىش ۋە ئاللاھنىڭ ئەمرىنى ئورۇنداش، شۇنداقلا ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش يۈزىسىدىن ئىبادەت قىلىمىز. ئىبادەتلەرنىڭ ئاللاھقا قوبۇل بولۇش شەرتى ئىككى بولۇپ، بىرىنچىسى: ئىخلاس بىلەن نىيەت، ئىككىنچىسى: ئىبادەتلەرنى ئىسلام دىنىدا كۆرسىتىلگەن قائىدە - يوسۇنلارغا ئۇيغۇن شەكىلدە قىلىشتۇر.

## 40.سۇئال: ئىبادەتنىڭ دائىرىسى ۋە تۈرى

ئىسلامدا ئىبادەتنىڭ دائىرىسى ئىنتايىن كەڭ بولۇپ، ئىبادەت بىرىنچىدىن، بىر پۈتۈن ئىسلام دىنىنى ۋە ھاياتنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئىككىنچىدىن، ئىنساننىڭ ئىچكى ۋە تاشقى پائالىيەتلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇلارنىڭ تەپسىلاتى تۆۋەندىكىچە:

1 ) ئىبادەتنىڭ بىر پۈتۈن ئىسلام دىنىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى

شەيخۇلئىسلام ئىبنى تەيمىيە، ئىبادەتنىڭ نېمە ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ نېمىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى توغرىلىق سورالغىنىدا، مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىدۇ: «ئىبادەت ـ ئاللاھ ياقتۇرىدىغان ۋە رازى بولىدىغان ھەرقانداق سۆز ـ ھەرىكەت ۋە قەلبنىڭ ئەمەللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئىسىمدۇر. ناماز ئوقۇماق، روزا تۇتماق، زاكات بەرمەك، ھەج قىلماق، راست سۆزلىمەك، ئامانەتنى ئادا قىلماق، ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلماق، تۇغقانلارغا سىلە ـ رەھىم قىلماق، ۋەدىگە ۋاپا قىلماق، ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلماق، ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلماق، بىلىم ئالماق، خوشنىلارغا، يېتىملەرگە ياخشىلىق قىلماق، دۇئا قىلماق، قۇرئان ئوقۇماق، ئاللاھقا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇھەببەت ۋە ئىخلاس قىلماق، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلماق، ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىد كۈتۈپ، ئازابىدىن ھەزەر قىلماق، بالا ـ قازاغا رازى بولماق قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئىبادەت تۈرىگە كىرىدۇ». خۇلاسە قىلغاندا، دىن دېمەك ئىبادەت دېمەكتۇر.

2 ) ئىبادەتنىڭ ھاياتنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى

ئىبادەت ـ ئەدناسى ئادەتتىكى يېيىش ـ ئىچىش ۋە ئولتۇرۇش ـ قوپۇش قائىدىلىرىدىن باشلاپ، يۇقىرىسى دۆلەت سىياسىتى ۋە دۆلەتنىڭ باشقا ئەللەر بىلەن ئالاقە قىلىش ئۇسۇللىرىغىچە بولغان بىر پۈتۈن قائىدە ـ تەرتىپلەرنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. يوقىرىقى پائالىيەتلەر توغرا نىيەت بىلەن مۇسۇلماندىن سادىر بولغانىكەن، ئۇلار تائەت ـ ئىبادەت قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا، پايدىلىق بولغان ئىجتىمائىي پائالىيەتلەر ۋە ھالال رىزق ھاسىل قىلىش ئۇچۇن ئىشلەش نىيەتنىڭ دۇرۇس بولۇشى شەرتى بىلەن ئىبادەت قاتارىغا كىرىدۇ.

3 ) ئىبادەتنىڭ ئىنساننىڭ ئىچكى ۋە تاشقى پائالىيەتلىرىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقى

ئىسلام دىنىدىكى ئىبادەتلەر دىنىنىڭ ۋە تۇرمۇشنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندەك، ئىنساننىڭ ئىچكى ۋە تاشقى پائالىيەتلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مۇسۇلمان كىشى ئاللاھقا تەپەككۇر قىلىش بىلەن، قەلبى بىلەن، قۇلىقى بىلەن، كۆزى بىلەن (باشقا ھېسسىي ئەزالىرى بىلەن)، پۈتۈن بەدىنى بىلەن، پۇل ـ مېلى بىلەن، جېنىنى پىدا قىلىش بىلەن، يۇرتىدىن ئايرىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىدۇ.

## 41.سۇئال: ئىبادەت قانچە تۈرگە بۆلۈنىدۇ؟ كەڭ مەنىدىكى ئىبادەت نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؟

ئىبادەت كەڭ مەنىدىكى ئىبادەت ۋە تار مەنىدىكى ئىبادەت دەپ ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ. كەڭ مەنىدىكى ئىبادەت تۆۋەندىكىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

1 ) تەپەككۇر بىلەن ئىبادەت قىلىش

تەپەككۇر بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ ئاسمان ۋە زېمىندىكى ئاللاھنىڭ مەخلۇقاتلىرى، ئىنساننىڭ ئۆز زاتىدىكى ئاللاھنىڭ كامالى قۇدرەتلىرىنى كۆرسىتىدىغان ئالامەتلەر ئۈستىدە پىكىر يۈرگۈزۈپ مۇلاھىزە قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ كامالى قۇدرەتلىرى ۋە گۈزەل سەنئەتلىرىنى تونۇش دېمەكتۇر.

2 ) قەلب بىلەن ئىبادەت قىلىش

قەلب بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ ھېسسىيات ۋە تۇيغۇلار بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى سۆيۈش، ئىخلاس قىلىش، ئاللاھقا تەقۋالىق قىلىش، ئۇنىڭ ياردىمى ۋە رەھمىتىدىن

ئۈمىد كۈتۈش، غەزىپىگە ئۇچراشتىن ھەزەر قىلىش، ئۇنىڭ ھۆكمىگە ۋە تەقسىماتىغا رازى بولۇش، نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىش، ئۇنىڭغا تەۋەككۈل قىلىش، بالا ـ قازاغا سەبىر قىلىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى قەلبنىڭ ئىبادەتلىرىدىندۇر.

3 ) تىل بىلەن ئىبادەت قىلىش

تىل بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ قۇرئان ئوقۇش، ئاللاھقا ھەمدۇ سانا ئېيتىش (ئاللاھنى مەدھىيىلەش)، زىكىر ـ تەسبىھ (ئاللاھنىڭ نۇقسانلاردىن پاك ئىكەنلىكىنى) ئېيتىش، دۇئا قىلىش، تەكبىر (ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلىقىنى سۆزلەش) ـ تەھلىل (ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوق، ئۇنىڭ شېرىكى ھەم يوق ئىكەنلىكىنى) ئېيتىش دېمەكتۇر.

4 ) بەدەن بىلەن ئىبادەت قىلىش

بەدەن بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ بەدەننىڭ ھەرىكىتى ياكى بەدەننىڭ لەززەتلىرىدىن ۋاقىتلىق ۋاز كېچىش ئارقىلىق بولىدۇ.

5) پۇل ـ مال بىلەن ئىبادەت قىلىش

پۇل ـ مال بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ زاكات، سەدىقە بېرىش، ھاجەتمەنلەرگە خەير ـ ئېھسان قىلىش، ئىلىم تەھسىل قىلىش ۋە ھەج ـ ئۆمرە ئۈچۈن پۇل ـ مال سەرپ قىلىش دېگەنلىكتۇر.

6 ) جاننى پىدا قىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش

جاننى پىدا قىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلىش، ئىسلام دەۋىتىنى تەشۋىق قىلىش ۋە ھەقىقەتنى قوغداش يولىدا جاننى پىدا قىلىش بىلەن بولىدۇ.

7) ۋەتەندىن ئايرىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش

ۋەتەندىن ئايرىلىش بىلەن ئىبادەت قىلىش ـ جىھاد، ھەج ـ ئۆمرە ۋە ئىلىم تەھسىل قىلىش يولىدا ۋەتەندىن ئايرىلىش دېمەكتۇر.

**42.سۇئال: تار مەنىدىكى ئىبادەت قانچە تۈرگە بۆلۈنىدۇ؟ ئۇ نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؟**

تار مەنىدىكى ئىبادەت بولسا جىسمانىي، ئىقتىسادىي ۋە ھەم جىسمانىي ھەم ئىقتىسادىي ئىبادەتلەر دەپ ئۈچكە بۆلۈنىدۇ. جىسمانىي ئىبادەتلەر بەدەننىڭ ھەرىكىتى بىلەن قىلىنىدىغان ئىبادەتلەر بولۇپ، ناماز ئوقۇش، روزا تۇتۇش، ئاتا ـ ئانىنىڭ خىزمىتىنى قىلىش، ئاجىزلارنىڭ ئىشلىرىنى قىلىپ بېرىش ۋە باشقىلار. ئىقتىسادىي ئىبادەتلەر پۇل مال سەرپ قىلىش بىلەن ئورۇندىلىدىغان ئىبادەتلەر بولۇپ، زاكات بېرىش، فىتىر سەدىقىسى بېرىش، پېقىرلارغا، يېتىملەرگە خەير ـ ئېھسان قىلىش ۋە باشقىلار. جىسمانىي ھەم ئىقتىسادىي ئىبادەتلەر پۇل ـ مال سەرپ قىلىش ھەم بەدەننىڭ ھەرىكىتى بىلەن ئورۇندىلىدىغان ئىبادەتلەر بولۇپ، ھەج، ئۆمرە قىلىش، بىلىم ئېلىش ۋە ياخشى ئىش قىلىش يولىدا سەپەرگە چىقىش ۋە با شقىلار.

**43.سۇئال: ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاشقا سالاھىيەتلىك بولۇشنىڭ شەرتى**

ئىبادەتلەرنى ئورۇنداشقا سالاھىيەت بولۇشنىڭ شەرتى 3 بولۇپ، ئۇلار : 1 ) مۇسۇلمان بولۇش. 2) ئەقلى جايىدا بولۇش. 3 ) بالاغەتكە يەتكەن بولۇش.

**44. سۇئال: بالىلارنىڭ بالاغەتكە يېتىشى ۋە ئۇنىڭ ئالامەتلىرى**

قىزلار 9 ياش، ئوغۇللار 12 ياشتىن باشلاپ بالاغەتكە يېتىشكە قەدەم باسىدۇ. قىز ـ ئوغۇللارنىڭ بالاغەتكە يېتىشىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى پەللىسى 15 ياش بولۇپ، ئۇلار 15 ياشقا تولۇشتىن بۇرۇن ئۇلاردا بالاغەتكە يەتكەنلىكىنىڭ ئالامەتلىرى كۆرۈلسە، كۆرۈلگەن شۇ كۈندىن

باشلاپ ئۇلارنىڭ ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاش بۇرچى باشلىنىدۇ ۋە قىلغان ياخشى ۋە يامان ئىشلىرى ئۈچۈن ساۋاب ۋە گۇناھلار يېزىلىشقا باشلايدۇ. ئەگەر ئۇلار 15 ياشقا توشقاندىن كېيىنمۇ ئۇلاردا بالاغەتكە يەتكەنلىكنىڭ ئالامەتلىرىدىن ھېچبىرى كۆرۈلمىسە، ئۇلار 15 ياشقا كىرگەن كۈندىن باشلاپلا بالاغەتكە يەتكەن بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

قىزلارنىڭ بالاغەتكە يەتكەنلىكىنىڭ ئالامىتى ئۇلاردىن نورمال ئاياللارغا ئوخشاش ئايلىق ئادەتنىڭ كېلىشكە باشلىشى ( ھەيز كۆرۈشى )، ئوغۇللارنىڭ ئىھتىلام بولۇشى ( سپېرمىنىڭ شەھۋەت بىلەن ئېتىلىپ چىقىشى) دۇر.

### 45.سۇئال: ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشنىڭ سەۋەبى

بەندىلەرنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرىدىن ئاللاھقا ھېچبىر پايدا يەتمەيدۇ. ئىبادەتتىن يۈز ئۆرۈگەنلەرنىڭ ئاسىيلىقلىرىدىنمۇ، ئاللاھقا ھېچبىر زىيان يەتمەيدۇ. چۈنكى ئاللاھ پۈتۈن مەخلۇقاتلاردىن ۋە ئۇلارنىڭ ئىبادەتلىرىدىن بىھاجەتتۇر. ھەممە ئاللاھقا موھتاجدۇر. ئاللاھ شۇنداق ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى پەۋەردىگاركى، ئۇ ئىنسانلارنى پايدىسىز ۋە ھېكمەتسىز ئىشلارغا بۇيرۇمايدۇ، بەلكى ئۇلارنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈن ياخشىلىق ۋە پايدىلىق بولىدىغان ئىشلارغىلا بۇيرۇيدۇ. ئىبادەتلەرنىڭ پايدىسىمۇ پەقەت ئىنسانلارنىڭ ئۆزلىرى ئۈچۈندۇر!

### 46.سۇئال: ئىبادەتنىڭ ئۇسۇلى

ئىبادەتنىڭ ئاللاھ كۆرسەتكەن سىستېمىسى ـ ئىبادەتنى ئاللاھقا چىن ئىخلاس، مۇھەببەت ۋە ئەڭ كەمتەرلىك بىلەن ئېھسان تەرىقىسىدە قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. شۇنداق قىلىنغان ئىبادەتلا ئاللاھ دەرگاھىدا قوبۇل بولىدۇ.

ئېھسان ـ ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى، خۇددى ئاللاھنى كۆرۈپ تۇرغاندەك ھېس ـ تۇيغۇ بىلەن ئادا قىلىش دېمەكتۇر.

ئىخلاس ـ ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى رىيا (كىشىلەرگە كۆرستىش) ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى پەقەت ئاللاھ رازىلىقىغا ئېرىشىش نىيتىدە، ئۇنى ئاللاھقا خالىس قىلىش دېمەكتۇر.

ھەرقانداق ئەمەل ـ ئىبادەتنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشى پەقەت ئاللاھقا بولغان ئىخلاس ۋە مۇھەببەتكە باغلىقتۇر.

نىيەت ـ دىلدىكى مەقسەت دېمەكتۇر. ئەمەللەرنىڭ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشى ياكى رەت قىلىنىشى پەقەت نىيەتلەرگە باغلىقتۇر.

### 47.سۇئال: «دىن قەلبىمىزدە» دېگۈچىلەرنىڭ دەۋاسى توغرىسىدا

بۇ سۆز بەزى كىشىلەرنىڭ، ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى ئادا قىلىشتىن ئۆزلىرىنى قاچۇرۇش مەقستى بىلەن ئېيتىپ كەلگەن بىمەنە سۆزدۇر. مەلۇمكى، دىن ـ ئەقىدە، ئىبادەت، ئەخلاق ۋە مۇئامىلە قاتارلىقلارنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەقىدە مەسىلىلىرى قەلبتە بولسىمۇ، ئەمەل ـ ئىبادەتلەر، مۇئامىلاتلار ۋە باشقا ئەمەللەر قەلب بىلەن بەدەننىڭ بىردەك ئىشتىراك قىلىشى بىلەن بولىدۇ. بۇنىڭدىن مەلۇمكى، دىن ـ ئەقىدە بىلەنلا ئادا تاپمايدۇ. بەلكى ـ بىز يوقىرىدا بايان قىلغاندەك ـ دىن دېمەك ـ ئەمەل ـ ئىبادەت دېمەكتۇر.

### 48.سۇئال: تەۋھىد ۋە ئۇنىڭ تۈرى

ئەڭ ئۇلۇغ ۋە ئەڭ كاتتا ئىبادەت تەۋھىد بولۇپ، تەۋھىد پۈتۈن ئىبادەتلەرنىڭ جەۋھىرىدۇر. «تەۋھىد» سىز قىلىنغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا قەتئىي قوبۇل بولمايدۇ.

تەۋھىدنىڭ ئەكسى شېرىكتۇر. تەۋھىد ـ ئاللاھنى بىر بىلىش ۋە ئىبادەتلەرنى ئۇنىڭغىلا خالىس قىلىش دېمەكتۇر. تەۋھىد ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 ) تەۋھىد رۇبۇبىيە. ھەممىنى ياراتقۇچى بىر ئاللاھ ئىكەنلىكىگە ئېتىراپ قىلىش دېمەكتۇر.

2 ) تەۋھىد ئۇبۇدىيە (ئۇلۇھىيە). ئەمەل، ئىبادەتلەرنى بىر ئاللاھقىلا خالىس قىلىش دېمەكتۇر.

3 ) تەۋھىد ئەسما ۋە سىفات. ئاللاھنىڭ قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلاردا بايان قىلىنغان گۈزەل ئىسىملىرى ۋە ئېسىل سۈپەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش ۋە بۇ ئىسىم ـ سۈپەتلەرنى باشقىلارنىڭ ئىسىملىرىغا ۋە سۈپەتلىرىگە ئوخشاتماسلىق، شۇنداقلا ئاللاھنى ھېچ بىر شەيئىگە ئوخشاتماسلىق دېمەكتۇر.

## 49.سۇئال:شەرىئەت ئىستىلاھلىرى

ئىبادەتكە سالاھىيەتلىك بولغان ھەر قانداق كىشىنىڭ بىلىشى زۆرۈر بولغان شەرىئەت ئىستىلاھلىرى يەتتە بولۇپ، ئۇلار : پەرز، ۋاجىب، سۈننەت، ھارام، مەكرۇھ تەھرىمى، مەكرۇھ تەنزىھى، مۇباھتۇر.

## 50.سۇئال: پەرز ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

پەرز ئۇنىڭ بۇيرۇلغانلىقى قۇرئان كەرىم ۋە مۇتەۋاتىر ( راستىنلا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەنلىكى بىر توپ جامائەت تەرىپىدىن بىرخىل ئىبارە بىلەن رىۋايەت قىلىنىپ، شۇبھىسىز دەرىجىدە ئىسپاتلانغان ) ھەدىسلەرنىڭ ئېنىق ۋە كەسكىن دەلىللىرى بىلەن بېكىتىلگەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : قۇرئان كەرىمنىڭ دەلىللىرى بىلەن بېكىتىلگەن بەش ۋاخ ناماز، زاكات، روزا ۋە ھەج قاتارلىقلارغا، مۇتەۋاتىر ھەدىسلەرنىڭ دەلىللىرى بىلەن بېكىتىلگەن نامازدا قۇرئان ئوقۇش ۋە باشقىلارغا ئوخشاش ئەمەللەر.

پەرزنىڭ ھۆكمى : ئۇنى ئورۇنلاش زۆرۈردۇر. ئورۇنلىغان كىشى ساۋاب تاپىدۇ. ئۇنىڭغا ئەھمىيەت بەرمىگەنلىكتىن ئورۇنلىمىغان كىشى ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ ۋە ئۆزىنى ئاخىرەتنىڭ ئازابىغا تۇتقان بولىدۇ. ئۇنىڭ پەرز ئىكەنلىكىگە ئىنكار قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ.

## 51.سۇئال: پەرزنىڭ تۈرى

پەرز ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى، پەرز ئەيىن، يەنە بىرى، پەرز كىفايەدۇر. پەرز ئەيىن ـ مۇسۇلمانلاردىن ھەر بىر شەخسنىڭ بىۋاستە ئۆزى ئورۇنلىشىغا بۇيرۇلغان پەرز دېمەكتۇر. مەسىلەن : بەش ۋاخ ناماز ئوقۇش، ھارام ۋە يامان ئىشلاردىن يىراق بولۇشقا ئوخشاش ھەر بىر شەخسنىڭ ئۆزىگە بۇيرۇلغان ئەمەللەردۇر. پەرز ئەيىن دەپ ئاتالغان ئەمەللەرنى مۇسۇلمانلاردىن ھەر بىر شەخسنىڭ ئۆزى ئورۇنلىشى شەرتتۇر. باشقىلارنىڭ ئورۇنلاپ قويۇشى بىلەن ئادا تاپمايدۇ.

پەرز كىفايە ئومۇمىي مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە بۇيرۇلغان پەرزدۇر. مەسىلەن : ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش، كىشىلەرگە نەسىھەت قىلىپ، ئۇلارنى ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلاردىن توسۇش، دىنى ئىلىم ياكى پەن تېخنىكا ساھەلىرىدىن قايسىبىرىدە مۇتەخەسسىس بولۇش، جىنازا نامىزىغا قاتنىشىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئەمەللەردۇر. پەرز كىفايە بولغان ئىشلار گاھىدا پەرز ئەيىنغا ئايلىنىپ قالىدۇ. مەسىلەن : مەلۇم بىر مەھەللىدە ياكى بىرەر شەھەردە بىر كىشىدىن باشقا دىنىنىڭ ئەھكاملىرىنى بىلىدىغان ئادەم چىقمىسا، خەلققە ۋەز ـ نەسىھەت

قىلىپ، ئۇلارنى توغرا يولغا چاقىرىش شۇ ئادەمنىڭ ئۈستىگە پەرز ئەيىن بولۇپ بەلگىلىنىدۇ. شۇنىڭدەك، بىرەر ئىلىم ساھەسىدە ئوقۇپ مۇتەخەسسىس بولۇش ئادەتتە پەرز كىفايە بولۇپ، مەلۇم بىر ئىلىم ساھەسىدە ئوقۇشقا تاللانغانلار ئۈچۈن شۇ ساھەدە ئوقۇش پەرز ئەينغا ئايلىنىدۇ. پەرز كىفايە ئەمەللىرىنى مۇسۇلمانلار ئاممىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ئورۇنلىشى بىلەن ئورۇنلىمىغانلارنىڭ ئۈستىدىكى بۇ پەرزنى ئورۇنلاش بۇرچى ئادا تاپىدۇ. ئەگەر مۇسۇلمانلاردىن ھېچبىرسى بۇ پەرزنى ئورۇنلىمىغان بولسا، پۈتۈن مۇسۇلمان ئاممىسى گۇناھكار بولىدۇ ۋە تەرك قىلىنغان بۇ پەرز ئۈچۈن ھەممىسى جاۋاپكارلىققا تارتىلىدۇ.

## 52.سۇئال: ۋاجىب ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

ۋاجىب، بۇيرۇلغانلىقى قۇرئان كەرىم دەلىللىرى بىلەن ئىسپاتلانغان بولسىمۇ، شۇ مەسىلىگە نىسبەتەن دالالىتى كەسكىن بولمىغان ئايەتلەر ۋە غەيرى مۇتەۋاتىر ( مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەنلىكى بىر ياكى ئىككى ساھابە تەرىپىدىن رىۋايەت قىلىنغانلىقى سەۋەبلىك، كەسكىن دەلىل ئىسپاتلار قاتارىدىن ئورۇن ئالالمىغان ) ھەدىسلەر بىلەن بېكىتىلگەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : قۇربانلىق قىلىش، فىتىر سەدىقىسى، ھېيت نامازلىرى، ۋىتىر نامىزى قاتارلىقلار. ۋاجىبنى ئورۇنلاش خۇددى پەرزگە ئوخشاش زۆرۈردۇر. ۋاجىب ئەمەللەرنى ئورۇنلىغان كىشى ساۋاب تاپىدۇ. ئۇنى تەرك ئەتكەن كىشى پەرزنى تەرك ئەتكەننىڭ گۇناھىدىن بىر دەرىجىدە تۆۋەن گۇناھكار بولىدۇ. ۋاجىبقا ئىنكار قىلغان كىشى كاپىر بولمايدۇ، بەلكى قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ.

## 53.سۇئال:سۈننەت ۋە ئۇنىڭ تۈرلىرى

سۈننەت پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزلىرى، ئىش پائالىيەتلىرى، ئەمەل ئىبادەتلىرى ۋە باشقىلاردىن سادىر بولغان ئىشلاردىن شەرىئەتكە ئويغۇن كېلىدىغانلىرىنى مۇۋاپىق كۆرگەنلىرى دېمەكتۇر. سۈننەتنىڭ يەنە بىر مەنىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەرز، ۋاجىب ئەمەللەرنىڭ سىرتىدا قىلغان ۋە بىزنىمۇ قىلىشقا تەۋسىيە قىلغان ئىبادەتلەردۇر. مەسىلەن : بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇش، تاھارەت ئالغاندا مىسۋاك قوللىنىشقا ئوخشىغان ئەمەللەر. سۈننەت ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ : ئۇلارنىڭ بىرى، تەكىتلىك سۈننەت، يەنە بىرى، تەكىتسىز سۈننەتتۇر. تەكىتلىك سۈننەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەمىشە ئورۇنلاشقا ئادەتلەنگەن ۋە ئۆزرىسىز قەتئىي تەرك ئەتمىگەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇش، تاھارەتتە مىسۋاك قوللىنىشقا ئوخشاش ئەمەللەر. تەكىتلىك سۈننەت بولغان ئەمەللەرنى ئورۇنلىغان كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ. تەرك ئەتكەن كىشى گۇناھكار بولمايدۇ. بىراق ئاللاھنىڭ كايىشىغا ئۇچراش خەۋپى بار.

تەكىتسىز سۈننەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورۇنلاشقا ئادەتلەنمىگەن بولۇپ، گاھىدا ئورۇنلىغان، گاھىدا ئۆزرىسىز تەرك ئەتكەن ئەمەللەر دېمەكتۇر. مەسىلەن : ئەسىر نامىزىنىڭ پەرزىدىن بۇرۇنقى تۆت رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇشقا ئوخشاش ئەمەللەر. تەكىتسىز سۈننەت بولغان ئەمەللەرنى ئورۇنلىغان كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ، تەرك ئەتكەن كىشى گۇناھكار بولمايدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ كايىشىغىمۇ ئۇچرىمايدۇ.

## 54.سۇئال:ھارام ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

ھارام ئۇنىڭ قەتئىي تۈردە مەنئى قىلىنغانلىقى قۇرئان كەرىم ۋە مۇتەۋاتىر ھەدىسلەرنىڭ

دەلىللىرى بىلەن شۈبھىسىز ۋە كەسكىن ھالدا ئىسپاتلانغان ئىشلار دېمەكتۇر. مەسىلەن : زىنا قىلىش، ھاراق ئىچىش، ئۆسۈم يېيىش قاتا رلىقلارغا ئوخشاش گۇناھلار. ھارام قىلىنغان ئىشلارنى قىلغان كىشى قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ. تەۋبە قىلىپ قايتمىسا دوزاخنىڭ ئازابىغا دۇچار بولىدۇ. ھاراملارنى تەرك ئەتكەن كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ. ھارامنى ھالال سانىغان كىشى كاپىر بولىدۇ.

### 55.سۇئال:مەكرۇھ تەھرىمى ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

مەكرۇھ ياقتۇرۇلمايدىغان ئىش دېگەنلىك بولۇپ، مەكرۇھ تەھرىمى مەنئى قىلىنغانلىقى غەيرى مۇتەۋاتىر ھەدىسلەر ئارقىلىق ئىسپاتلانغان ئىشلار دېمەكتۇر. مەكرۇھ تەھرىمى ھارام تەرەپكە ئېھتىمالى كۈچلۈكرەك بولغان ئىشلاردۇر. مەسىلەن : تاھارەت ئالغاندا سۇنى ئىسراپ قىلىش ياكى نورمالدىن ئاز قوللىنىش، نامازدا تۇرغاندا كۆزىنى يومۇۋېلىش ياكى ئۇياق بۇياققا قاراش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئىشلار. ئەمما ئىجتىمائىي تۇرمۇشتا بولسا، باشقىلارنىڭ سودىسىنىڭ ئۈستىگە سودا قىلىش ( يەنى باشقىلارنىڭ سودىسىنى بۇزۇش) ، باشقا بىرى نىكاھلانماقچى بولغان ئايالغا ئۇنىڭ ئىزنىسىز نىكاھلىنىۋېلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئىشلار. مەكرۇھ تەھرىمنى ئىشلىگەن كىشى ھارامنى ئىشلىگەندىن بىر دەرىجە تۆۋەنرەك گۇناھكار بولىدۇ. ئۇنى تەرك ئەتكەن كىشى ساۋابقا ئېرىشىدۇ. مەكرۇھ تەھرىمنى ھالال سانىغان كىشى كاپىر بولمايدۇ. بەلكى گۇناھكار بولىدۇ.

### 56.سۇئال:مەكرۇھ تەنزىھى ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

مەكرۇھ تەنزىھى - مەنئى قىلىنغانلىقى غەيرى مۇتەۋاتىر ھەدىسلەر بىلەن بېكىتىلگەن ئىشلار دېمەكتۇر. مەكرۇھ تەنزىھى ھالال تەرەپكە ئېھتىمالى كۈچلۈكرەك بولغان ئىشلاردۇر. مەسىلەن : ئاممىۋى سورۇنلارغا ۋە مەسجىدلەرگە بېرىپ تۇرىدىغان كىشىلەرنىڭ خام سامساق ۋە خام پىيازغا ئوخشاش ھىد بۇيى يېقىمسىز نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلغىنىغا ئوخشاش ئىشلار. مەكرۇھ تەنزىھنى ئىشلىگەن كىشى گۇناھكار بولمايدۇ. ئەمما ئۇنى تەرك ئېتىش ئەۋزەلدۇر.

### 57.سۇئال: مۇباھ ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

مۇباھ ئۇنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىش ھەر كىشىنىڭ ئۆز ئىختىيارىغا تاپشۇرۇلغان ئىشلار دېمەكتۇر. مەسىلەن : يېيىش ئىچىش، ئولتۇرۇش قوپۇشلارغا ئوخشاش ئىختىيارىي ئىشلار. مۇباھ بولغان ئىشلارنى ئىشلەش ياكى تەرك ئېتىش بىلەن ھېچقانداق گۇناھ ياكى ساۋاب بولمايدۇ. مۇباھ ئىشلارنى ياخشى نىيەت بىلەن ئىبادەت قاتارىغا ئۆتكۈزگىلى بولىدۇ. مەسىلەن : ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرىغانلىرىنى ئورۇنلاش ۋە ئىبادەتلەردە پائالىيەتچان بولۇش نىيىتى بىلەن يېيىش ۋە ئىچىش، مېڭىنى ياخشى دەم ئالدۇرۇش ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرلىرىنى تېخىمۇ ياخشى ئورۇنلاش نىيىتى بىلەن ئۇخلاش ۋە تەن ساقلىقنى ساقلاش ئارقىلىق شەرىئەت كۆرسەتمىلىرىنى ياخشى ئورۇنلاش نىيىتى بىلەن تەن ھەرىكەت قىلىش قاتارلىق ئىشلا رنىڭ ھەممىسى ئىبادەتكە ياتىدۇ ۋە بۇ ئىشلارغا ئاللاھ تائالا ئۆز پەزلىدىن چوقۇم ئىبادەتنىڭ ساۋابىنى بېرىدۇ.

### 58.سۇئال: شەرىئەت ئىستىلاھلىرىنىڭ ئەمەل ئىبادەتلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى

يۇقىرىقى شەرىئەت ئىستىلاھلىرىنىڭ ئەمەل ئىبادەتلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى تۆۋەنكىدەك ئىپادىلىنىدۇ:

1 ) ھەر قانداق ئەمەل ئىبادەتلەردىكى پەرز ئىسمىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسى قەستەن

ياكى سەھۋەنلىك ( ئۇنتۇپ قالغانلىق ياكى بىلمىگەنلىك) بىلەن تەرك قىلىنسا ياكى نۇقسان بىلەن قىلىنسا، شۇ ئەمەل ئىبادەتلەر بۇزۇلغان بولىدۇ، ئۇنى قايتىدىن ئورۇنلاشقا توغرا كېلىدۇ. مەسىلەن : نامازنىڭ پەرزلىرىدىن بولغان پائالىيەتلەردىن رۇكۇ ياكى سەجدىلەردىن بىرەرسىنىڭ تەرك قىلىنىشى بىلەن نامازنىڭ ئىناۋەتسىز بولغىنىغا ئوخشاش.

2) ھەر قانداق ئەمەل ئىبادەتلەردىكى ۋاجىب ئىسمىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسى تەرك قىلىنسا، بۇ ئەمەل ئىبادەتلەر بۇزۇلمايدۇ، ئىناۋەتسىزمۇ بولمايدۇ. ئەمما ۋاجىبنى تەرك ئەتكەنلىكى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ. مەسىلەن : ئىككى رەكئەتتىن كۆپ نامازلارنىڭ ئىككىنچى رەكئىتىدىن كېيىنكى ئولتۇرۇشنى سەھۋەنلىكتىن تەرك ئەتكەن كىشىنىڭ نامازنىڭ ئاخىرىدا سەجدە سەھۋە قىلىشى بىلەن نامىزى تولۇقلانغانغا ئوخشاش. ئەمما ۋاجىبنى قەستەن تەرك ئەتكەنلىكىنىڭ مىسالى: نامازنىڭ ۋاجىبلىرىدىن بولغان ھەر رەكئەتتە فاتىھە سۈرىسىنى ئوقۇشنىڭ قەستەن تەرك قىلىنىشى بىلەن نامازلارنىڭ بۇزۇلغىنى ۋە ئىناۋەتسىز بولغىنىغا ئوخشاش.

3 ) ھەر قانداق ئەمەل ئىبادەتلەردىكى سۈننەت نامىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسىنىڭ ياكى ھەممىسىنىڭ قەستەن ياكى سەھۋەنلىكتىن تەرك قىلىنىشى بىلەن شۇ ئەمەل ئىبادەتلەر بۇزۇلمايدۇ ۋە نۇقسان بىلەنمۇ سۈپەتلەنمەيدۇ. مەسىلەن : نامازنىڭ سۈننەتلىرىدىن بولغان ھەر رەكئەتنىڭ بېشىدا بىسمىللاھ دېيىشنىڭ تەرك قىلىنىشى بىلەن نامازنىڭ نۇقسانلىق بىلەن سۈپەتلەنمىگىنىگە ئوخشاش.

4) ھەر قانداق ئەمەل-ئىبادەتلەردىكى مەكرۇھ دېگەن ئىشلاردىن بىرەرسىنى ياكى بىردىن كۆپىنى سادىر قىلىش بىلەن شۇ ئەمەل ئىبادەتلەرنىڭ دۇرۇسلىقىغا تەسىر يەتمەيدۇ. مەسىلەن : پەرز نامازلاردا بىرىنچى رەكئەتكە ئوقۇغان (فاتىھە سۈرىسىدىن باشقا ) سۈرىنىڭ ئۆزىنى ئۆزۈرسىز ھالدا، ئىككىنچى رەكئەتكە ئوقۇش مەكرۇھتۇر. ئەمما ئۇنىڭ بىلەن نامازنىڭ سۈپىتىگە ۋە قوبۇل بولىشىغا قەتئىي تەسىر يەتمەيدۇ. مەكرۇھنىڭ مەنىسى يۇقىرىدا ئېيتىلغاندەك ياقتۇرۇلمىغان ئىش دېگەنلىك بولۇپ، چۈنكى « مەكرۇھ» ئىبادەتنى بۇزمايدۇ، سۈپىتىگىمۇ تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ.

### 59.سۇئال: شەرت ۋە جائىز

شەرت ـ بىرەر ئەمەلنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئۈچۈن مەۋجۇد بولۇشى شەرت قىلىنغان، ئەمما شۇ ئەمەلنىڭ ماھىيىتىدىن سانالمايدىغان نەرسە دېمەكتۇر. مەسىلەن : تاھارەت نامازنىڭ شەرتىدۇر. تاھارەت بولمىسا ناماز ئوقۇغىلى بولمايدۇ. بىراق تاھارەت نامازنىڭ قاتارىدىن سانالمايدۇ.

جائىز ـ دۇرۇس يەنى قىلسا بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. مەسىلەن : ناماز ئوقۇيدىغان جايدا نىجاسەت بولسا، ئۇنى تازىلاپ، ئەسىرىنى يوقىتىش ئارقىلىق بۇ «دۇرۇس » جايدا ناماز ئوقۇش جائىز دېگەنلىك.

### 60.سۇئال: ئىسلامدا ۋاقتى بەلگىلەنمىگەن ئەڭ چوڭ ئىبادەتلەر

ئىسلامدا ۋاقتى بەلگىلەنمىگەن ئەڭ چوڭ ئىبادەتلەر ئىككى بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىرى، ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت، يەنە بىرى ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشتۇر.

### 61.سۇئال: ئەمر ـ مەرۇپ

ئەمر ـ مەرۇپ ـ ئىسلامنى تەشۋىق قىلىش ئارقىلىق كىشىلەرنى ياخشىلىققا چاقىرىش، ۋەز

نەسىھەت ـ كىشىلەرگە ئاخىرەتنى يادلاندۇرۇش ئارقىلىق ئۇلارنى يامان ئىشلاردىن قايتۇرۇش دېگەنلىكتۇر.

## 62.سۇئال: ئەمر-مەرۇپنىڭ ھۆكمى

كىشىلەرگە قۇدرىتىنىڭ يېتىشىچە ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش، ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ يەنى: ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ئالىم بولسۇن، جاھىل بولسۇن ھەر بىر شەخسنىڭ دىنىي بۇرچىدۇر. شەرىئەت ئىستىمالى بويىچە ئېيتقاندا، پەرز ئەيندۇر. ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىش ئىسلام مىللىتىگە خاس ئالاھىدە بىر خىسلەتتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرگە ئەمر ـ مەرۇپ، ۋەز ـ نەسىھەت قىلىشنىڭ ھەرقانداق مۇسۇلمانغا پەرز ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « كىمكى بىر يامان ئىشنى كۆرسە، ئۇنى قولى بىلەن ئۆزگەرتسۇن. ئۇنداق قىلالمىسا، تىلى بىلەن ئۆزگەرتىشكە تىرىشسۇن. ئۇنداقمۇ قىلالمىسا، دىلىدا ئۇ ئىشنى يامان كۆرسۇن. مانا بۇ، ئىماننىڭ ئەڭ ئاجىز ھالىتىدۇر. »

## 63.سۇئال: جىھادنىڭ ھۆكمى

ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش ـ پەرزكۇپايەدۇر، يەنى: ھەربىر مۇسۇلماننىڭ ئۈستىگە ئەمەس، بەلكى پۈتۈن مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ ئۈستىگە بۇيرۇلغان پەرز بولۇپ، مۇسۇلمانلار ئاممىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ ئۇنى ئورۇنلىشى بىلەن بۇ پەرز باشقىلارنىڭ گەردىنىدىن ساقىت بولىدۇ. ئەمما جىھاد بەزى شارائىتلاردا پەرز ئەين، يەنى خۇددى بەش ۋاخ نامازغا ئوخشاش ھەركىم ئۆزى بىۋاستە ئورۇنلاشقا بۇيرۇلغان پەرز بولۇپ تەيىن تاپىدۇ.

## 64.سۇئال: جىھادنىڭ پەرز ئەينگە ئايلىنىشى

جىھاد تۆۋەندىكى ئۈچ تۈرلۈك ئەھۋالدا پەرز ئەينگە ئۆزگىرىدۇ:

1 ـ جىھادقا تەيىنلىنىپ مۇجاھىدلارنىڭ سېپىگە قوشۇلۇپ بولغان كىشى ئۈچۈن جىھاد قىلىش پەرز ئەيندۇر.

2 ـ مۇسۇلمانلار تۇرۇۋاتقان رايون ياكى دۆلەتكە دۈشمەنلەر بېسىپ كىرگەن ۋاقىتتا، پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا جىھاد قىلىش پەرز ئەين بولۇپ تەيىن تاپىدۇ. بۇ ۋاقىتتا جىھادقا چىقمىغان كىشى ئاللاھنىڭ ئالدىدا قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ.

3 ـ ھاكىم ياكى ئىمام (يەنى ئىسلام دۆلىتىنىڭ ھاكىمى ياكى خەلىپىسى) مەلۇم شەخسلەرنى جىھادقا چىقىشقا بەلگىلىگەن ۋاقىتتا، بەلگىلەنگەن شەخسلەر ئۈچۈن جىھاد قىلىش پەرز ئەيندۇر.

## 65.سۇئال: جىھادنىڭ مەقسىدى

جىھاد قىلىش كۆپلىگەن ئالىي مەقسەتلەر ۋە ئۇلۇغۋار ھېكمەتلەر ئۈچۈن بۇيرۇلغان، بۇلارنى تۆۋەندىكى ئۈچ مەقسەتكە قىسقارتىشقا بولىدۇ.

1 ـ ئىسلام ئەقىدىلىرىنى خەتەرلىك كۈچلەردىن ھىمايەت قىلىش.

2 ـ دىن دۈشمەنلىرىنىڭ تاجاۋۇزچىلىقىغا رەددىيە بېرىش

3 ـ مۇسۇلمانلارنىڭ دىيارلىرىنى تاشقى كۈچلەردىن مۇداپىئە قىلىش

## 66.سۇئال:گۇناھ مەئسىيەت ۋە ئۇنىڭ تۈرى

گۇناھ ئىنسانلاردىن سادىر بولىدىغان گۇناھ ـ مەسىيەتلەر ۋە قىلمىشلاردىن ئىبارەت. گۇناھ، ئاللاھنىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەر ۋە مەخلۇقاتقا قارشى ئىشلەنگەن

قىلمىشلار، دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ: ئاللاھنىڭ «قىل» ۋە «قىلما» دېگەن ئەمر ـ پەرمانلىرىغا خىلاپلىق قىلىش ئۇنىڭ ھەققىگە قارشى گۇناھ سادىر قىلغانلىق بولىدۇ.

مەخلۇقاتنى، خۇسۇسەن ئىنسانلارنى زىيان ـ زەخمەتلەرگە ئۇچرىتىش، ئۇلارغا زۇلۇم قىلىش، ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى يەۋېلىش ۋە ئۇلارنىڭ ئابروپلىرىنى تۆكۈش قاتارلىق قىلمىشلار، ئۇلارنىڭ زىيان ـ زەخمەتكە ئۇچرىتىلماستىن بەھۇزۇر ياشاشتىن ئىبارەت تەبىئىي ھەققىگە تاجاۋۇز قىلغانلىق بولىدۇ.

**67.سۇئال: ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنىڭ تەۋبىسىنىڭ قوبۇل بولۇش شەرتى**

ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنىڭ تەۋبىسى تۆۋەندىكى ئۈچ شەرت بىلەن قوبۇل قىلىنىدۇ. ئۇلار:

1 ـ بۇرۇن قىلغان گۇناھ ـ يامان ئىشلىرىغا پۇشايمان قىلىش.

2 ـ گۇناھ ـ يامان ئىشلاردىن قەتئىي قول ئۈزۈش.

3 ـ بۇرۇن قىلغان گۇناھ ـ يامان ئىشلارنى قايتا قىلماسلىققا چىن ئىرادە باغلاش.

**68.سۇئال: ئىنسانلارنىڭ ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنىڭ تەۋبىسىنىڭ قوبۇل بولۇش شەرتى**

ئىنسانلارنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىغا قارشى ئىشلەنگەن زۇلۇم، ھەقسىزلىق، دۈشمەنلىك، ھارامخورلۇق ۋە باشقا يامانلىقلارنىڭ تەۋبىسى، يۇقىرىقى ئۈچ شەرت بىلەن بىرلىكتە، 4 ـ شەرت ھەقسىزلىق قىلىنغۇچى ياكى تاجاۋۇز قىلىنغۇچىدىن كەچۈرۈم سوراش، ھەققى بولسا ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىپ، ھەق ئىگىسىنى رازى قىلىش بىلەنلا قوبۇل قىلىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ئۆز ھەققىگە قارشى ئىشلەنگەن گۇناھ ـ مەسىيەتلەرنىڭ تەۋبىسىنى يۇقىرىقى ئۈچ شەرت بىلەن قوبۇل قىلىدۇ. ئەمما كىشىلەرنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىغا قارشى ئىشلەنگەن قىلمىشلارنىڭ تەۋبىسىنى، يامانلىق قىلىنغۇچى ۋە ھەق ئىگىسى رازى بولۇپ ئۆتمىگىچە، ئاللاھ قوبۇل قىلمايدۇ ۋە ئۆتمەيدۇ. مانا بۇ، ئاللاھنىڭ ئادالىتىدۇر.

# ئۈچىنچى باب. پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش

**69.سۇئال: پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇلارنىڭ ۋەزىپىسى**

پەيغەمبەرلەر ـ ئاللاھنىڭ ئىنسانلار ئارىسىدىن تاللاپ چىقىرىپ، ئۆز تەرىپىدىن ئۇلارغا ئەۋەتكەن ئەلچىلىرىدۇر. پەيغەمبەرلەر بارلىق ئەيىب ـ نوقسان ۋە كەمچىلىكلەردىن ئەلۋەتتە پاك، مەسۇم زاتلاردۇر، ئۇلارنىڭ ھەر بىر ئىش ـ ئىزلىرى پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئالىي پەزىلەت ۋە گۈزەل ئەخلاقلارغا ئۈلگىدۇر.

پەيغەمبەرلەر ئىنسانلارغا ئاللاھنىڭ دىنىنى يەتكۈزۈش ئارقىلىق ئۇلارنى توغرا يولغا باشلاش ۋە گۇناھ ـ يامان ئىشلاردىن قايتۇرۇپ ياخشى ئەمەللەرگە چاقىرىش ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن.

**70.سۇئال: قۇرئان كەرىمدە ئىسىملىرى تىلغا ئېلىنغان پەيغەمبەرلەر**

ئىنسانلار يارىتىلغاندىن بېرى نۇرغۇن پەيغەمبەرلەرنىڭ كەلگەنلىكى مەلۇم. ئەمما ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئىسىملىرى تەپسىلىي بايان قىلىنمىغان، قۇرئان كەرىمدە پەقەت 25 پەيغەمبەرنىڭ ئىسىملىرى تىلغا ئېلىنغان.

ئۇلار: ئادەم، ئىدرىس، نوھ، ھۇد، سالىھ، ئىبراھىم، لۇت، ئىسمائىيل، ئىسھاق، يەئقۇب، يۇسۇپ،

ئەييۇب، شۇئەيب، مۇسا، هارۇن، داۋۇد، سۇلايمان، يۇنۇس، ئىلياس، ئەليەسە، زۇلكىفل، زەكەرىيا، يەهيا، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملاردۇر.

**71.سۇئال: قۇرئان كەرىمدە ئىسمىلىرى تىلغا ئېلىنمىغان پەيغەمبەرلەر**

بۇلاردىن باشقا، ئۇزەير، لوقمان ۋە زۇلقەرنەيىن قاتارلىق ئۈچ زاتنىڭ ئىسمىلىرى قۇرئاندا تىلغا ئېلىنغان بولسىمۇ، بۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكى ياكى ئەمەسلىكى توغرىلىق قۇرئان كەرىم ياكى ھەدىسلاردا ئېنىق مەلۇمات بېرىلمىگەن. شۇڭا قىسمەن ئالىملار يۇقىرىقى ئۈچ زاتنى پەيغەمبەرلەردىن سانىغان بولسىمۇ، كۆپ ساندىكى ئىسلام ئالىملىرى ئۇلارنى پەيغەمبەرلەردىن ئەمەس، بەلكى ياخشى، تەقۋا، ئەۋلىيالارنىڭ جۇملىسىدىن سانايدۇ. شۇنىڭدەك، قۇرئان كەرىمدە ئىسمىلىرى بايان قىلىنمىغان پەقەت بەزى ھەدىسلاردا ۋە تارىخ كىتابلىرىدا ئىسمىلىرى بايان قىلىنغان ۋە پەيغەمبەر ئىكەنلىكلىرى سۆزلەنگەن بەزى كىشىلەر بولۇپ، ئۇلار: شىش، يۇشەئ، خىزىر، بەشىر، دانىيال، ئىشموئىل، ئەرمىيا، ھەزقەل، جىرجىس، ھەبقوق ۋە ھەنزەلە ئەلەيھىسسالاملاردۇر.

**72.سۇئال: پەيغەمبەرلەرگە قانداق ئىمان كەلتۈرۈلىدۇ؟**

خۇلاسە: قۇرئان كەرىمدە، ئىسمىلىرى ئېنىق بايان قىلىنغان 25 پەيغەمبەرگە تەپسىلىي ۋە قۇرئاندا ئىسمىلىرى بايان قىلىنمىغان جىمى پەيغەمبەرلەرگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش ئىماننىڭ شەرتلىرىدىن بىرىدۇر.

**73.سۇئال: پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەق ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئالامەتلەر نىمە؟**

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن بەرھەق پەيغەمبەرلەر ئىكەنلىكلىرىنى ئىسپاتلايدىغان ۋە ئۇلارنىڭ پەيغەمبەرلىك ئەھۋالىنى كۈچلەندۈرىدىغان ئالامەتلىرى ئۇلارغا ئاللاھ تەرىپىدىن ئاتا قىلىنغان مۆجىزىلىرىدۇر. ئاللاھ ھەرقانداق پەيغەمبەرنى ئەۋەتىشتە، ئۇنىڭ ۋە ئۈممىتىنىڭ ئەھۋالىغا مۇناسىپ ھالدا مۆجىزىلەرنى يارىتىپ بەرگەن. « بىز ھەقىقەتەن پەيغەمبەرلىرىمىزنى روشەن مۆجىزىلەر بىلەن ئەۋەتتۇق ۋە ئۇلار بىلەن بىللە، ئىنسانلار ئادالەتنى بەرپا قىلسۇن دەپ، كىتابنى، قانۇننى چۈشۈردۇق. » [ھەدىد سۈرىسى 25 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى].

**74.سۇئال: مۆجىزىنىڭ مەنىسى**

مۆجىزە سۆزى لۇغەت ئېتىبارى بىلەن ـ كىشىلەرنى ئۇنىڭغا ئوخشايدىغان بىرىنى ئىجاد قىلىشتىن ئاجىز قالدۇرغۇچى بىردىنبىر خارىقى ئادەت ئىش دېگەننى ئىپادىلەيدۇ. مۆجىزىنىڭ شەرىئەت ئىستېمالىدىكى مەنىسى ـ ئىنسانلارنى توغرا يولغا باشلاش ۋەزىپىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان ھالدا، ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ، ئۆزلىرىنىڭ راستىنلا ئاللاھنىڭ ئەلچىلىرى ئىكەنلىكلىرىنى كىشىلەرگە ئىسپاتلاپ بېرىشلىرى ئۈچۈن، ئۇلارغا ئاللاھ ئاتا قىلغان دەلىل، ئىسپات ۋە پاكىت دېمەكتۇر.

**75.سۇئال: ئەڭ ئاۋۋالقى ۋە ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبەر**

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاۋۋالقىسى ئىنسانلارنىڭ ئاتىسى ھەزرىتى ئادەم ئەلەيھىسسالام ۋە ئەڭ ئاخىرقىسى ھەمدە ساماۋىي دىنلارنىڭ پەيغەمبەرلىكىنى تاماملىغۇچى، بىزلەرنىڭ پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى ئىكەنلىكى مۇنازىرە قوبۇل

قىلمايدىغان بىردىنبىر ھەقىقەتتۇر. چۈنكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن پۈتۈن ساماۋىي دىنلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقى پەيغەمبىرىدۇر. ئۇنىڭ بىلەن پەيغەمبەرلىك تاماملانغان.

**76.سوئال: پەيغەمبەرلەر نىمە ئۈچۈن ئەۋەتىلگەن؟**

پەيغەمبەرلەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئىنسانلارغا توغرا يولنى كۆرستىش ئۈچۈن كەلگەنلىكلىرى ھەق ۋە راستتۇر. ئۇلار ئاللاھنىڭ دىنىنى كىشىلەرگە كەم - زىيادە قىلماستىن، ئاللاھ كۆرسەتكەن بويىچە تولۇق يەتكۈزۈش ئارقىلىق، ئۆزلىرىنىڭ ئەلچىلىك ۋەزىپىلىرىنى كامىل ئادا قىلغان ئۇلۇغ زاتلاردۇر.

**77.سوئال: پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؟**

پەيغەمبەرلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى 4 مەسىلىگە ئىمان كەلتۈرۈشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

1 - پەيغەمبەرلەرگە كەلگەن دىنلارنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن كەلگەن ھەق دىنلار ئىكەنلىكىگە ۋە پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە بىردەك ئىمان كەلتۈرۈش. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرىنىڭ بىرەرسىگە ئىنكار قىلغانلىق، ئۇلارنىڭ ھەممىسىگە ئىنكار قىلغانلىق ھېسابلىنىدۇ.

2 - قۇرئان كەرىمدە ئىسىملىرى بايان قىلىنغان 25 پەيغەمبەرگە ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى نوھ، ئىبراھىم، مۇسا، ئىيسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملاردىن ئىبارەت ئىرادىلىك پەيغەمبەرلەرگە تەپسىلىي؛ قۇرئان كەرىمدە ئىسىملىرى بايان قىلىنمىغانلىقتىن، ئىسىملىرى بىزگە مەلۇم بولمىغان پۈتۈن پەيغەمبەرلەرگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش.

3 - پەيغەمبەرلەرنىڭ - ئۇلاردىن سادىر بولغانلىقى ئېنىق بىلىنىپ ئىسپاتلانغان - خەۋەرلىرىگە چىن ئىشىنىپ ئىمان كەلتۈرۈش.

4 - بىزگە ئەۋەتىلگەن پەيغەمبەر - مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىگە ئەمەل قىلىش.

**78.سوئال: پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇ زاتنىڭ ۋەزىپىسى**

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام - بىزلەرنىڭ پەيغەمبىرىمىز، پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى، ئىنسانلارغا ئاللاھ تەرىپىدىن ئىسلام دىنىنى ئېلىپ كېلىش بىلەن، ساماۋىي دىنلارنى تولۇقلىغان ۋە بۇ دىنلارنىڭ غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرغان ئەڭ شەرەپلىك پەيغەمبەردۇر. ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن ھەر بىر پەيغەمبەر بىر مەخسۇس مىللەت ئارىسىغا ئەۋەتىلگەن بولسا، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانىيەتكە قارىتىلغان ئۇمۇمىيۈزلۈك بۇرچىنى زىممىسىگە ئالغان ھالدا پۈتۈن ئالەمگە پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇشۇنداق ئالاھىدە پەيغەمبەر بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ پەۋقۇلئاددە رولى ئارقىسىدا، مۇسۇلمانلارنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ھۆرمەت قىلىشى بارلىق پەيغەمبەرلەرگە ھۆرمەت قىلغانلىق بىلەن باراۋەر بولىدۇ دەيدىغان ئورۇنغا كۆتۈرۈلگەن.

**79.سوئال: پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى**

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مىلادىنىڭ 571 - يىلى 20 - ئاپرىل، فىل يىلى رەبىئولئەۋۋەل ئاينىڭ 9 - كۈنى(يەنە بىر رىۋايەتكە كۆرە، 12 - كۈنى) دۈشەنبە كۈنلۈكتە، ھازىرقى سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ مەككە شەھىرىدىكى قۇرەيش قەبىلىسىنىڭ ئەڭ مۆتىۋەر ئائىلىسى بولغان بەنى ھاشىم ئائىلىسىدە دۇنياغا كەلگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەسەبى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلى ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامغا تۇتىشىدۇ. بۇ ھەقتە مۇھەممەد

ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: « الله تائالا ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادلىرىدىن كىنانە قەبىلىسىنى، كىنانە قەبىلىسىدىن قۇرەيشنى، قۇرەيشتىن ھاشىم جەمەتىنى، ھاشىم جەمەتىدىن مېنى تاللىدى. (مۇسلىم: 2276)»

## 80.سۇئال: پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسقىچە پەيغەمبەرلىك ھاياتى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كىچىكىدىنلا ئۆزىنىڭ گۈزەل ئەخلاقى ۋە ئالىيجاناپ پەزىلىتى بىلەن خەلق ئارىسىدا ئالاھىدە تونۇلغان، ھەتتا ئۇ، كىشىلەر تەرىپىدىن «ئىشەنچلىك مۇھەممەد» ، «راستچىل مۇھەممەد» دېگەنگە ئوخشاش ئېسىل ئۇنۋانلارغا ئېرىشكەن، ئۇ قىرىق ياشقا يەتكەن چېغىدا ئاللاھ جىبرىئىل ئىسىملىك پەرىشتىنى ئەۋەتىش ئارقىلىق، ئۇنىڭغا پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى تاپشۇرغان. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولغاندىن كېيىن مەككىدە ئاۋۋال ئۈچ يىل يوشۇرۇن، كېيىن 10 يىل ئاشكارا، جەمى 13 يىل ئىسلام دەۋىتىنى تەشۋىق قىلىش بىلەن مەشغۇل بولىدۇ. كېيىن مەككە مۇشرىكلىرىنىڭ ھەددىدىن ئاشقان جەۋر ـ زۇلۇملىرى تۈپەيلىدىن ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى بىلەن مەككىنى تەرك ئېتىپ، مەدىنىگە ھىجرەت قىلىدۇ. ئۇ، مەدىنىگە كەلگەندىن كېيىن، كۆندىن ـ كۈنگە مۇسۇلمانلار سانىنىڭ كۆپىيىشى ۋە ئىسلام دىنىنىڭ قۇدرەت تېپىشى نەتىجىسىدە، مەدىنىدە تۇنجى ئىسلام دۆلىتىنى قۇرىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يېتەكچىلىكىدە مەدىنىدە تەشكىللەنگەن ئون مىڭ كىشىلىك ئىسلام قوشۇنى ھىجرىيەنىڭ 8 ـ يىلى مەككە شەھرىنى مۇشرىك كۈچلىرىنىڭ قولىدىن ئازات قىلىپ، ئۇنى مەدىنە ئىسلام دۆلىتىنىڭ تەركىبىگە كىرگۈزىدۇ. پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ پەيغەمبەرلىك ۋەزىپىسىنى تولۇق ئادا قىلغاندىن كېيىن، مىلادىنىڭ 632 ـ يىلى، ھىجرىيەنىڭ 11 ـ يىلى رەبىئۇلئەۋۋەل ئاينىڭ 12 ـ كۈنى دۈشەنبە كۈنلۈكتە 63 يېشىدا ئالەمدىن ئۆتكەن.

## 81. سۇئال: پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىللەر مۆجىزلىرى

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ ھەق ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان دەلىللەر مىڭلاپ بار. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قولىدا مەيدانغا كەلگەن ھېسسىي ۋە مەنىۋى مۆجىزىلەر، غەيبتىن خەۋەر بېرىشى، باشقا دىنلارنىڭ كىتابلىرىدا بېرىلگەن بېشارەتلەر ۋە ئۇنىڭ شانلىق ھاياتىدىكى جانلىق پاكىتلار ھەقىقەتەن ئۇنىڭ ئاللاھ ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆجىزىلىرى ئىچىدىكى ئەڭ ئۇلۇغ ۋە مەڭگۈلۈك مۆجىزە ـ قۇرئان كەرىمدۇر. قۇرئان كەرىم مەنىۋى مۆجىزىدۇر.

## 82.سۇئال: قۇرئاننىڭ مۆجىزە ئىكەنلىكىنىڭ ئىسپاتى

قۇرئاننىڭ مۆجىزىسىنى تۆۋەندە تۆتكە قىسقارتىپ چۈشەندۈرۈش مۇمكىن:

1 ـ قۇرئاننىڭ تەركىبلىنىشتىكى ئۇستۇنلىكى. قۇرئان ئايەتلىرىدىكى ھەر بىر سۆز ئۆزى ئىخچام، مەنىسى چوڭقۇر سۆزلەردىن بولۇپ، كەلىمىلىرىدىكى ئۆزئارا باغلىنىشچانلىق پەۋقۇلئاددە يوقىرىدۇر. قۇرئاننىڭ ئىبارىلىرىمۇ ئىنتايىن سىلىق، چاققان، مەنىگە دالالەت قىلىش ئۇستۇنلىكى ئالاھىدە يوقىرى، ئوقۇش ۋە يادلاش ئۈچۈن شۇنچىلىك ئەپلىك ھەم ئوڭايدۇر. قۇرئان ئوقۇشنى بىلمەيدىغان ئادەممۇ بۇنى ھېس قىلالايدۇ. ھەتتا ئۇلار ئاڭلىۋاتقان ئەرەبچە سۆزلەر ئىچىدىن

قۇرئان ئايەتلىرىنى تېزلا بايقىۋالالايدۇ. قۇرئان ئايەتلىرىدىكى ھەر بىر سۆزدە، ئەرەب ئەدەبىياتىدىكى بارچە بەدىئىيلىك تۈرلىرىنىڭ ئەڭ يوقىرى ئۈلگىلىرى تېپىلىدۇ.

2- قۇرئاننىڭ ئۇسلۇبىدىكى ئاجايىبلىقى. قۇرئاننىڭ ئۇسلۇبى ئىنسانلارغا تونۇشلۇق بولغان ھېچقانداق بىر ئۇسلۇبقا ئوخشىمايدۇ. ئۇ شېئىر ئەمەس، نەسر ئەمەس، داستان ئەمەس ۋە باشقا ئىنسانىي ئۇسلۇبلاردىن بىرى ئەمەس، بەلكى ئاللاھقا خاس بولغان ئىلاھىي ئۇسلۇبتۇر.

3 - قۇرئاننىڭ غەيبلەردىن خەۋەر بېرىشتىكى راستچىللىقى. قۇرئان كەلگۈسىدە خەۋەر بېرىلگەن نۇرغۇن ئىشلار ئەمەلىيەتتە مەيدانغا كەلگەن.

4 - قۇرئاننىڭ ئوقۇش ۋە يېزىشنى ئۆگەنمىگەن بىر ئۇممىي پەيغەمبەرگە چۈشۈرۈلگەنلىكى.

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆمرى ئىچىدە ھېچ ئوقۇمىغان، بۇ سەۋەبتىن ئوقۇش ۋە يېزىشنى ئۆگەنمىگەن بىر زات ئىدى. ئۇنىڭغا چۈشكەن قۇرئاندا، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ۋە ئۇممەتلەرنىڭ ۋەقەلىكلىرى، ھەتتا تارىخ يۈزىدە ھېچ ئىزى قالمىغان قەدىمىي مىللەتلەرنىڭمۇ كەچۈرمىشلىرى، ئېتىقادلىرى ۋە ئاقىۋەتلىرى تەپسىلىي بايان قىلىنغان.

## 83.سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئاندىن باشقا مۆجىزىلىرى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئاندىن باشقا كۆپلىگەن مۆجىزىلىرى مەدانغا كەلگەن.

1- ئاينىڭ يېرىلىشى. مۇشرىك ئەرەبلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا «ئەگەر سەن راستىنلا پەيغەمبەر بولىدىغان بولساڭ، ئاينى ئىككىگە بۆلۈپ بېرەلەيسەن» دېگەندە، ئاللاھ تائالا ئاينى ئىككىگە بۆلۈپ كۆرسىتىپ بەرگەن.

2- ئىسرا - مىراج . ئاللاھ تائالا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى بىر كېچىدىلا مەككىدىكى مەسجىدى ھەرەمدىن پەلەستىندىكى مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ بارغان. بۇ ۋەقە «ئىسرا» يەنى (كېچىدە يۈرۈش) دەپ ئاتالغان. يەنە شۇ كېچىدە ئۇنى يەتتىنچى ئاسمانغىچە ئېلىپ چىققان، شۇ جايدا ئۇنىڭغا ۋە ئۇممەتلىرىگە بەش ۋاخ نامازنى پەرز قىلغان. بۇ ۋەقە «مىراج» يەنى (ئۆرلەش) دەپ ئاتالغان. بەش ۋاخ نامازنىڭ «مۇسۇلماننىڭ مىراجى» دەپ ئاتالغانلىقىمۇ بۇ سەۋەبتىن - ئۇنىڭ مىراج كېچىسى يەتتىنچى ئاسماندا پەرز قىلىنغانلىقى سەۋەبتىن - ئىدى. ئاللاھ بۇ ۋەقەلىكنى قۇرئاندا مۇنداق بايان قىلىدۇ: «بىر كېچىدە، ئۇنىڭغا قۇدرىتىمىزنىڭ دەلىللىرىنى كۆرسىتەيلى دەپ، بەندىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى مەسجىدى ھەرەمدىن ئەتراپىنى بەرىكەتلىك قىلغان مەسجىدى ئەقساغا ئېلىپ كەلگەن ئاللاھ (بارچە نوقسان ۋە كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇر. ھەقىقەتەن ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر. ھەممىنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر»[ئىسرا سۈرىسى 1- ئايەت].

3 - بوران ۋە كۆزگە كۆرۈنمەيدىغان قوشۇننىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ياردەم قىلغانلىقى.

مەككە مۇشرىكلىرى بارلىق ئىتتىپاقداشلىرى بىلەن بىرلىكتە، ئىنتايىن زور قوشۇن تەييارلاپ مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىگە بېسىپ كەلگەندە، مۇسۇلمانلار مەدىنىنى مۇداپىئە قىلىش ئۈچۈن، ئۆزلىرى ئۇنىڭ ئەتراپىغا كولىغان خەندەكنىڭ بىر تەرىپىدە، مۇشرىك قوشۇنلىرى ئۇنىڭ قارشى تەرىپىدە تۇراتتى. توساتتىن قاتتىق بوران چىقىشى بىلەن مۇشرىك قوشۇنلىرىنىڭ چېدىرلىرى، سۇلىرى، ئات - ئۇلاقلىرى ئەجەللىك ۋەيرانچىلىققا ئۇچرايدۇ. مۇشرىك قوشۇنلىرىنىڭ كۆپىنچىسى ئاللاھ ئەۋەتكەن نامەلۇم قوشۇن تەرىپىدىن ئۆلتۈرۈلىدۇ. قالغانلىرى قاچىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ساھابىلىرى بولسا غەلىبە قىلىدۇ. ئاللاھ بۇ ۋەقەلىكنى مۇسۇلمانلارغا ئەسلىتىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆئمىنلەر! ئاللاھنىڭ سىلەرگە قىلغان نېمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز

ۋاقتىدا ئۇستۇڭلارغا (كۇففارلاردىن ئۇيۇشقان ئۇرۇشچى) قوشۇن كەلگەن ئىدى. بىز ئۇلارغا قارشى بوران ۋە سىلەرگە كۆرۈنمەيدىغان قوشۇن (پەرىشتىلەرنى) ئەۋەتتۇق. ئاللاھ سىلەرنىڭ قىلغان ئىشىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر» [ئەھزاب سۈرىسى 9 ـ ئايەت].

4 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھىجرەت ئەسناسىدا ئۇنىڭغا پەرىشتىلەرنىڭ ياردەم قىلغانلىقى. مەككە مۇشرىكلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن ئۇنىڭ ياتقان ئۆيىگە كىرىدۇ. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ھەمراھى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئاللىقاچان مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقىپ بولغان ئىدى. قۇرەيش كاتتىلىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۆلۈك ياكى تىرىك تۇتۇپ كەلگەن ئادەمگە 100 تۆگە مۇكاپات بېرىدىغانلىقىنى ئېلان قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ سەھرا يولباشچىلىرى 100 تۆگىگە ئىگە بولۇشنىڭ مەستانىلىكىدە، بۇ ئىككىسىنى قوغلاشقا كىرىشىدۇ. مەشھۇر سەھرا يولباشچىسى سۇراقە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەمراھى ئەبۇبەكرىنىڭ يوشۇرنۇۋالغان غاردىن چىققىنىنى كۆرۈپ ئارقىسىدىن قوغلايدۇ. سۇراقە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يېقىنلىششى بىلەن ئېتىنىڭ ئىككى پۇتى قۇرسىقىغىچە قۇمغا پېتىپ قالىدۇ.

5 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئارىسىدىن سۇ چىققانلىقى. « ئىياس ئىبنى سەلەمەنىڭ دادىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىر غازاتقا چىقتۇق. هاردۇق يېتىپ، قورسىقىمىز ئېچىپ كەتكەچكە، تۆگىلىرىمىزنى سويماقچى بولدۇق. لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاماق قاچىلىرىمىزنى بىر يەرگە يىغىشقا بۇيرۇدى. قاچىلىرىمىزنى يىغقاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بىر داستىخان سېلىپ بەردۇق. ئاندىن ھەممىمىزنىڭ ئوزۇق تۈلۈكى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدىكى) داستىخانغا تۆكۈلدى. قانچىلىك ئوزۇق تۈلۈك يىغىلغانلىقىنى كۆرۈپ بېقىش ئۈچۈن بوينۇمنى سوزۇپ قارىدىم ۋە ياتقان قويچىلىك بارلىقىنى تەخمىن قىلدى. بىز جەمئىي 114 كىشى ئىدۇق. ھەممىمىز تائامدىن تويغۇچە يېگەندىن سىرت، قاچىلىرىمىزنىمۇ لىق تولدۇرۇۋالدۇق. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: تاھارەتكە سۇ بارمۇ؟ دەپ سورىدى. بىرەيلەن ئازراق سۇ بار بىر ئوۋرىقنى كۆتۈرۈپ كەلگەندى، ئۇنىڭدىكى سۇنى بىر قاچىغا تۆكۈپ، ھەممىمىز كەڭ تاشا تاھارەت ئالدۇق. (مۇسلىم: 1729)»

6 ـ ئازغىنە تاماقنىڭ كۆپ كىشىنى تويغۇزغانلىقى. مەدىنىدە خەندەك كولاش پائالىيىتىگە قاتناشقان ساھابىلارنىڭ بىردەك رىۋايىتىدە بۇ مۆجىزە بايان قىلىنغان.

7 ـ ياغاچنىڭ يىغلىغانلىقى. « جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەنسارىلاردىن بىر ئايال: ئى رەسۇلۇللاھ ! مېنىڭ بىر ياغاچچىم بار. خالىساڭ، ساڭا ئولتۇرىدىغان بىر نەرسە ياساپ بەرسۇن، دېگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مەيلى، ئېيتقىنىڭدەك بولسۇن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا مۇنبەر ياستىپ بەردى. جۈمە كۈنى بولغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ مۇنبەردە ئولتۇرغان ئىدى، (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام) ئىلگىرى يېنىدا تۇرۇپ خۇتبە سۆزلەيدىغان خورما ياغىچى شۇنداق قاتتىق ئاۋاز چىقاردىكى، يېرىلىپ كەتكىلى تاس قالدى. (بۇخارى: 2095)»

8 ـ قەتادەنىڭ كۆزىنىڭ شىپا تاپقانلىقى. قەتادە ئىسىملىك بىر ساھابىنىڭ ئۇھۇد غازىتىدا يارىدارلىنىپ بىر كۆزى قۇيۇلۇپ كەتكەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭ

قۇيۇلۇپ كەتكەن كۆزىنى مۇبارەك قولى بىلەن تۇتۇپ ئورنىغا سېلىپ قويۇشى بىلەن، ئۇنىڭ كۆزى خۇددى ھېچنەرسە بولمىغاندەكلا ئەسلىدىكى ھالىتىگە كەلگەنلىكى ۋە ئۇنىڭ "بۇ كۆزۈم يەنە بىر ساق كۆزۈمدىنمۇ بەكرەك كۆرىدىغان بوپقالدى "دېگەنلىكىنى كۆپ ساھابىلار رىۋايەت قىلغان.

## 84.سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق پەيغەمبەرلىكى توغرىسىدا بۇرۇنقى دىنىي كىتابلاردىكى بېشارەتلەر

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىر زامان پەيغەمبىرى بولۇپ كېلىدىغانلىقى توغرىسىدا يەھۇدىي، خىرىستىئان، مەجۇس(ئاتەشپەرەس)، ھىندۇس، بىرەھما ۋە باشقا دىنلارنىڭ كىتابلىرىدا كۆپلىگەن بېشارەتلەر كەلگەن. ھېچكىم بۇ بېشارەتلەرنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇلارنىڭ كىتابلىرىغا يېزىۋالغان دەپ گۇمان قىلالمايدۇ. چۈنكى بۇ بېشارەتلەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دۇنياغا كېلىشتىن بىرقانچە ئەسىرلەر بۇرۇن بېرىلگەن. يۇقىرىقى دىنلارنىڭ كىتابلىرى نۇرغۇن قېتىملىق ئۆزگەرتىلىش ۋە يەڭگۈشلىنىشلىرىگە قارىماي بەزى بېشارەتلەر ساقلىنىپ قالغان.

## 85.سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېلىچەكتىن خەۋەر بېرىشى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام خەۋەر بەرگەن غەيبلەر (كېلىچەكتە بولىدىغان ئىشلار)نىڭ جۈملىسىدىن قىيامەتنىڭ ھازىرقى زاماندا كۆرۈلىۋاتقان ئالامەتلىرى بولۇپ، بۇلارنىڭ ھەممىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىماقتا. تۆۋەندە زامانىمىزدا بارلىققا كەلگەن قىيامەت ئالامەتلىرىدىن بىرقانچە مىسال بېرىلىدۇ.

1 ـ كىشىلەرنىڭ خىيالىغا كېلىپ باقمىغان ئاجايىب ئىشلار. زامانىمىزدا ئىلىم ـ پەننىڭ تەرەققى قىلىشى بىلەن تېخى مۇندىن يۈز يىل بۇرۇنقى ئىنسانلارنىڭ خىيالىغا كەلمىگەن پەن ـ تېخنىكىلىرى، كەشپىياتلار ۋە ئىجادىيەتلەر مەيدانغا كەلدى. تېلېۋىزىيە، ئانتېنا، كومپيۇتېر، ئىنتېرنېت، تور ئۈچۈرلىرى ۋە باشقا يېڭىلىقلار زامانىمىزدا مەيدانغا كەلگەن ئاجايىب ئىشلاردىندۇر.

2 ـ يالاڭتۆشلەرنىڭ ئېگىز قەسىرلەرگە ئىگە بولۇشى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرى، چوپانلىقتىن باشقا ھۈنەر ـ كەسىپنى بىلمەيدىغان، نامراتلىقتىن موھتاجلىقتا كۈن ئۆتكۈزىدىغان يالاڭتۆشلەرنىڭ ئېگىز قەسىرلەرگە ئىگە بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن.

3 ـ يېرىم يالىڭاچ كىيىنىدىغان، باشلىرىغا تاج تاقىۋالغان ئازغۇن ۋە ئازدۇرغۇچى ئاياللارنىڭ مەيدانغا كېلىدىغانلىقى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇندىن 14 ئەسىر بۇرۇن خەۋەر بەرگەنلىرىنىڭ زامانىمىزدا مەيدانغا كەلگەنلىكىدىن ھېچكىم شەكلەنمەيدۇ. «پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى تۈرلۈك دوزاخ ئەھلى (ئىنسان) بار بولۇپ، ئۇلار تېخى دۇنياغا كەلمىدى، بىرىنچىسى: قوللىرىغا كالىنىڭ قۇيرۇقىدەك قامچىلارنى ئېلىۋېلىپ، ئىنسانلارنى قامچىلايدۇ. ئىككىنچىسى: كىينگەن ئەمما يالىڭاچ، چاچلىرىنى تۆگىنىڭ لوككىسىغا ئوخشاش تۈگۈپ، ناينالاپ مېڭىشلىرى بىلەن كىشىلەرنى ئۆزىگە جەلپ قىلىدىغان ئاياللاردۇر. ئۇلار جەننەتكە كىرمەيدۇ، ھىدىنىمۇ پۇرىيالمايدۇ. ھالبۇكى، جەننەتنىڭ ھىدى مۇنچىلىك ـ مۇنچىلىك يىراق مۇساپىدىنمۇ پۇراپ تۇرىدۇ. (مۇسلىم: 2128)»

4ـ جانسىز نەرسىلەرنىڭ سۆزلەيدىغانلىقى. « پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، يىرتقۇچ ھايۋان ئىنسانلار

بىلەن سۆزلەشمىگىچە، ئىنسان قامچىسىنىڭ ئۇچى ۋە كەشىنىڭ بوغقۇچى بىلەن سۆزلەشمىگىچە، ئۆز ئۆيىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ئائىلىسىنىڭ نېمە قىلغىنىنى يوتىسى ئاگاھلاندۇرمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. (تىرمىزى: 2181)»

5. دىنىي ئالىملارنىڭ تۈگەپ كېتىشى، يەرتەۋرەشنىڭ كۆپ بولىشى، ۋاقىتنىڭ تېز ئۆتۈشى، پاساتچىلىقنىڭ كۆپىيىشى ۋە ئېگىز بىنالارنىڭ بارلىققا كېلىشى.« پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ۋاقىت بىر - بىرىگە يېقىنلىشىپ (بەرىكەت كۆتۈرۈلۈپ)، بىر يىل بىر ئايدەك، بىر ئاي بىر ھەپتىدەك، بىر ھەپتە بىر كۈندەك، بىر كۈن بىر سائەتتەك، بىر سائەت ئوت ئۇچقۇندەك بولۇپ كەتمىگىچە قىيامەت بولمايدۇ. (تىرمىزى: 2332)»

ھەقىقەتنى قورقماي سۆزلەيدىغان دىنىي ئالىملارنىڭ تۈگەپ كەتكەنلىكى، يەرتەۋرەش ھادىسىلىرى بىلەن پاساتچىلىقلارنىڭ كۆپ بولۇۋاتقانلىقى، تىرىكچىلىكنىڭ قىيىنلىقى سەۋەبلىك ۋاقىتنىڭ تېز ئۆتكەندەك ھېس قىلىنىشى ۋە كىشىلەرنىڭ ئېگىز بىنالاردا ئولتۇرىشى قاتارلىق ئىشلارنىڭ ھەممىسى زامانىمىزدا كۆرىلىۋاتماقتا.

6 ـ جازانخورلۇقنىڭ كۆپىيىپ كېتىشى. زامانىمىزدا بانكىلارنىڭ كۆپىيىشى ۋە تەرەققى قىلىشى بىلەن ئۆسۈمنىڭ ھەممىلا جايدا ئومۇملاشقانلىقى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بەرگەن خەۋەرلەرنىڭ راست ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىماقتا.

## 86.سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ ھاياتىدىكى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئۈچ موھىم مەسىلە

1 ــ راستچىللىق. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ راستچىللىقىغا، ھاياتىدا بىرەر قېتىممۇ يالغان سۆزلەپ باقمىغانلىقىغا ئۇنىڭ قەۋمى ھەممە بىردەك گۇۋاھلىق بەرگەن. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام پەيغەمبەر بولۇشتىن بۇرۇن قەۋمى ئىچىدە «راستچىل مۇھەممەد» ۋە «ئىشەنچلىك مۇھەممەد» دېگەنگە ئوخشاش ئېسىل ئۇنۋانلار بىلەن تونۇلغان ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ راستچىللىقى ئۇنىڭ پۈتكۈل ھاياتىغا ئەكس ئەتكەن بولۇپ، مۇسۇلمان، كاپىر ھېچكىمنىڭ ئۇنى يالغانچىلىق بىلەن ئەيىبلىگىنى مەلۇم ئەمەس. 40 ياشقا كەلگىچىلىك بولغان ئارىلىقتا كىشىلەر پىششىق بىلىدىغان مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام سىياسىيونمۇ، دىن تەرغىباتچىسىمۇ ياكى ناتىقمۇ ئەمەس ئىدى. كىشىلەر ئۇنىڭ مېتافىزىكا، ئەدەب - ئەخلاق تەلىماتى، قانۇنشۇناسلىق، سىياسەتشۇناسلىق، ئىقتىسادشۇناسلىق ياكى جەمئىيەتشۇناسلىق قاتارلىق مەسىلىلەردىن بىرەر مەسىلە ئۈستىدە سۆز ئېچىپ باققىنىنى زادى كۆرۈپ باقمىغان ئىدى. ئۇنىڭ ئەخلاقى ھەم پەزىلىتى ئىنتايىن مۇكەممەل، يۇرۇش - تۇرۇشلىرى جەلپ قىلارلىق، تەربىيىلىنىشمۇ ئىنتايىن ئالىيجاناب ئىدى.

2 ــ ئىنتىزامچانلىق. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام كىشىلەرنى چاقىرغان نەرسىسىگە ئالدى بىلەن ئۆزى تولۇق ئەمەل قىلاتتى. ئىنسان نەپسى ئۆزىگە چەكلىمىلەرنى قويۇشنى ياقتۇرمايدۇ. خۇسۇسەن جەمئىيەتتە مەلۇم ئورنى بولغان بىر ئادەم ئۈچۈن بۇ ئىش تېخىمۇ قىيىن تۇيۇلىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ ئەھۋالىغا نەزەر سالىدىغان بولساق، ئۇنىڭ كىشىلەرنىڭ ئەڭ تەقۋاسى، ئەڭ ئەخلاقلىقى، ئىبادەتلەرنى بىجا كەلتۈرۈشتە ئەڭ ئالدىنقىسى ئىكەنلىكىنى بايقايمىز.

3 ـ قايتماس ئىرادە. مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام ئاللاھنىڭ دىنىنى كىشىلەرگە يەتكۈزۈشتىكى

قەتئىي ئىرادىسىدىن ھەرگىزمۇ بوشاپ قالمىدى. ئۇ دەۋەت يولىدا بىركۈنمۇ توختاپ قالمىدى، ئۈمىدسىزلەنمىدى، بەلكى بارلىق چارىلەرنى قوللاندى.

## 87.سۇئال: ئۆز ۋاقتىدىكى ھەقىقەتچىلەرنىڭ ئېتىراپلىرىدىن بىر قانچە مىسال

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك كېلىشىنىڭ ئالدى ـ كەينىدە ئۇنىڭ راستىنلا ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى ئىكەنلىكى توغرىلىق كۆپلىگەن يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان دىن ئالىملىرىدىن بولغان ھەقىقەتچىلەر ئۆزلىرىنىڭ ساماۋىي كىتابلىرىدا بېرىلگەن بېشارەتلەر ئارقىلىق بىلگەنلىرىنى تەرەپسىزلىك مەيدانىدا تۇرۇپ ئوچۇق جاكارلىغان.

1 ـ راھىب بۇھەيرا. پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇشتىن ئىلگىرى تاغىسى ئەبۇ تالىب بىلەن شامغا قىلغان تۇنجى قېتىملىق سەپىرىدە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆزىنى ئىزدەۋاتقان راھىب بۇھەيرا بىلەن ئۇچراشتى. ئۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ يۈزىدىكى ۋە ئىككى تارغىقى ئارىسىدىكى پەيغەمبەرلىك ئالامەتلىرىنى كۆردى

2 ـ راھىب نېستورا. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شام سەپەرلىرىدىن بىرىدە، راھىب نېستورا ئۇنىڭ بېشىدا ئاق بۇلۇتنىڭ سايە تاشلاپ تۇرغانلىقىنى كۆرۈپ ئۇنىڭ ساماۋىي كىتابلاردا بېشارەت بېرىلگەن ئاخىر زامان پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىگە ئىشەنگەن ئىدى.

3 ـ ھەبەشىستانىنىڭ پادىشاھى نەجاشى. پادىشاھ نەجاشى ھەبەشىستانغا ھىجرەت قىلغان مۇسۇلمانلار توپىنىڭ يېتەكچىسى جەپەر ئىبنى ئەبۇتالىب ئوقۇپ بەرگەن قۇرئان ئايەتلىرىنى ئاڭلىغان ۋاقتتا ئىختىيارسىز ھالدا يىغلاپ كېتىدۇ، ساقاللىرى ھۆل بولۇپ كېتىدۇ ۋە جەپەرگە مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر ئېتىقاد قىلغان بۇ دىن بىلەن ئىيساغا كەلگەن دىن ئىككىسى بىر مەنبەدىن چىققان».

4 ـ مەككىگە ئەۋەتىلگەن خىرىستىئان ئەلچىلەر ئۆمىكى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتى باشلىنىپ ئۇزاق ۋاقىت ئۆتمەيلا ئۇنىڭ خەۋىرى ئەتراپتىكى دۆلەتلەرگە يېر كەتتى ۋە ئۇلارنىڭ دىققىتىنى قوزغىۋەتتى. بۇ سەۋەبتىن مەككىگە يېقىن شەھەرلەردىكى خىرىستىئانلار ھەر قايسى دۆلەت ۋە شەھەرلەردىن تەشكىللەنگەن 20 كىشىلىك خىرىستىئان دىن ئالىملىرى ئەلچىلەر ئۆمىكىنى مەككىگە ئەۋەتىپ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھۋالىنى كۆزىتىش ۋە ئۇ دەۋەت قىلىۋاتقان يېڭى دىننى تەكشۈرۈپ كۆرۈشۈپ سورىغان سوئاللىرىغا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن قانائەتلىنەرلىك جاۋابلارنى ئاڭلايدۇ ۋە ئاخىرىدا ئۆزلىرىنىڭ مۇسۇلمان بولغانلىقلىرىنى ئېلان قىلىشىدۇ.

5 ـ ئابدۇللا ئىبنى سالام. ئابدۇللا ئىبنى سالام ئۆز ۋاقتىدا مەدىنىدىكى يەھۇدىيلارنىڭ بۈيۈك ئۆلىماسى ۋە ھەممە ئېتىراپ قىلغان، خەلق ئىچىدە چوڭ ئىناۋەت تاپقان بىر كاتتا زات ئىدى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كەلگەندىن كېيىن، ئۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى سىناپ كۆرىدۇ، پەيغەمبەرلىك ئالامەتلىرىنى تونۇپ يېتىدۇ ۋە مۇسۇلمان بولىدۇ.

6 ـ سەلمان فارسىي. سەلمان فارسىي مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ مەدىنىگە كەلگەنلىكىنى ئاڭلاپ، ئۇنى 3 تۈرلۈك ئۆزگىچىلىكى بىلەن سىناپ بېقىش مەقسىتىدە يولغا چىقىدۇ. بۇ ئۈچ تۈرلۈك ئۆزگىچىلىكنىڭ بىرىنچىسى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ سەدىقە يېمەيدىغانلىقى، ئىككىنچىسى ئۇنىڭ سوۋغىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقى، ئۈچىنچىسى ئىككى تارغىقى ئارىسىدىكى پەيغەمبەرلىك بەلگىسى ئىدى. سەلمان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ئۆزگىچىلىكلىرىنى شام

راھبلىرىدىن ئاڭلىۋالغان ئىدى.

## 88.سوئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن ئارتۇقچىلىقلىرى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرگە ئوخشاشلا ئاللاھنىڭ ھەق پەيغەمبىرى بولغىنىنىڭ سىرتىدا، ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەر ئىېرىشكىنىدىن پەرقلىق بولغان ئىمتىيازلارغا ئىېرىشكەن زاتتۇر:

1 ـ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەردىن ھەر بىرى ئۆزىنىڭ قەۋمىگىلا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەن ئىدى. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پۈتكۈل دۇنياغا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلدى. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۇھەممەد! سېنى بىز پۈتۈن جاھان ئەھلى ئۈچۈن پەقەت رەھمەت قىلىپلا ئەۋەتتۇق» [ئەنبىيا سۈرىسى 107ـ ئايەت]،

2 ـ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ مۆجىزىلىرى ئۇلارنىڭ ھايات ۋاقتىدىلا كۆچىنى كۆرسىتەلەيتتى. پەيغەمبەرلەرنىڭ ئالەمدىن ئۆتۈشى بىلەن ئۇلارنىڭ مۆجىزىلىرىمۇ ئۇلار بىلەن بىرگە تۈگىشەتتى. ئەمما مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ چوڭ مۆجىزىسى بولغان قۇرئان تا قىيامەتكىچە ئۆزىنىڭ مۆجىزىسىنى نامايان قىلغۇچى ۋە رەقىبلىرىگە ئۆزىنىڭ مۇنازىرىسىنى ئېلان قىلىپ تۇرغۇچىدۇر.

3 ـ ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ شەرىئەتلىرى، ئۇلاردىن كېيىن كەلگەن پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن يېڭىلىنىپ كەلگەن بولسا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتى تا قىيامەتكىچە يېڭىلانمايدۇ ۋە ئۆزگەرتىلمەيدۇ. چۈنكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن پەيغەمبەر كەلمەيدۇ!

4 ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قىيامەت كۈنىدىكى چوڭ شاپائەتنىڭ ئىگىسىدۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن باشقا پەيغەمبەرلەرنىڭ بۇ بۈيۈك ئىمتىيازدىن نېسىۋىسى يوق.

## 89.سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دوست تۇتقانلىقنىڭ ئالامىتى

1ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى دوست تۇتۇش ـ ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇنىڭ يولىغا ئىزچىل ئەگىشىش بىلەن بولىدۇ. پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلماستىن، ئۇنىڭغا ئەگەشمەستىن ئۇنى دوست تۇتىمەن، دېگەنلىك پەقەت قۇرۇق دەۋادىنلا ئىبارەت بىرنەرسىدۇر. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى پەيغەمبەرگە ئىتائەت قىلىدىكەن، ئۇ اللّٰەقا ئىتائەت قىلغان بولىدۇ (چۈنكى پەيغەمبەر اللّٰەنىڭ ئەمرىنى يەتكۈزىدۇ). كىمكى (ئى مۇھەممەد!) سەندىن يۈز ئۆرۈيدىكەن، (بىلگىنكى) بىز سېنى ئۇلارغا كۆزەتچى (يەنى ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنى كۆزىتىپ، ئەمەللىرىگە قاراپ ھېساب ئالغۇچى) قىلىپ ئەۋەتمىدۇق » [نىسا سۈرىسى 80 ـ ئايەت].

2ـ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى، ئاللاھتىن باشقا ھەممىدىن ئارتۇق ياخشى كۆرۈپ، ئۇنىڭغا چەكسىز ئىخلاس ۋە چوڭقۇر مۇھەببەت قىلىش، ئۇنى چىن قەلبتىن سۆيۈش ئارقىلىق دوست تۇتۇش كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:« ھەر قانداق بىر كىشى مېنى ئۆزىنىڭ ئاتا ـ ئانىسى، بالاۋاقىسى ۋە جىمى ئىنسانلاردىن ئارتۇق كۆرمىگۈچە ھەقىقىي مۇئمىن بولالمايدۇ. (بۇخارى: 15)»

# تۆتىنچى باب. روھىي ئالەملەرگە ئىمان كەلتۈرۈش

## 90.سوئال: روھىي ئالەملەر دېگەن نېمە؟

روھىي ئالەملەر ـ ئىنسانلار ئىدراك قىلالمايدىغان غەيبىي ئالەملەر دېمەكتۇر. كائىناتتىكى شەيئىلەر ئىككى تۈرلۈكتۇر. ئۇلارنىڭ بىرى، ئىنساندىكى ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلگىلى بولىدىغان شەيئىلەر بولۇپ، ئۇلار: ئادەم، ھايۋان، تاغ، دەريا، تېرىم، دەرەخ ۋە باشقا ھەر قانداق ماددىي شەيئىلەر، يەنە بىرى، ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلگىلى بولمايدىغان شەيئىلەر بولۇپ، ئۇلار: پەرىشتىلەر، جىنلار، شەيتانلار ۋە باشقىلار. بۇخىل شەيئىلەرنى ئىنسانلار ھېسسىي ئەزالىرى بىلەن ئىدراك قىلالمىغانلىقلىرى ئۈچۈن، بۇلار غەيبىي ئالەملەر ياكى روھىي ئالەملەر، دەپ ئاتىلىدۇ.

## 91.سوئال: غەيبكە ئىشىنىشنىڭ ئەھمىيتى

غەيبلەرنى پەقەت ئاللاھ ئۆزىلا بىلىدۇ. كائىناتتىكى ئاشكارا شەيئىلەرنى ھېچكىم ئىنكار قىلمايدۇ. چۈنكى ئۇلارنى ئىنسانلار ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلىپ ۋە كۆرۈپ تۇرىدۇ. ئەمما ئۇلار ھېسسىي ئەزالىرى ئارقىلىق بىلەلمىگەن شەيئىلەرنى ئاللاھ پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى قىلىش ئارقىلىق بىلدۈرگەن. شۇنىڭ ئۈچۈن غەيبكە ئىشىنىشنىڭ ئەھمىيتى چوڭ. چۈنكى غەيبلەرگە ئىشىنىش ئاللاھنىڭ بەرگەن خەۋەرلىرىنى ھەق ۋە راست دەپ تەسدىق قىلغانلىقتۇر.

## 92.سوئال:پەرىشتىلەر ۋە ئۇلارغا ئىمان كەلتۈرۈش

پەرىشتىلەر ـ روھىي ئالەمدۇر. ئۇلار كۆرۈنمەيدىغان دۇنيانىڭ بىرقىسمى. ماھىيەت جەھەتتە، ئۇلاردا بىرەر نەرسە ئىستېمال قىلىش يوق ھەمدە ئۇخلاشقىمۇ موھتاج ئەمەس. ئۇلارنى ئەر ياكى ئايال دېيىلمەيدۇ. پەرىشتىلەردە، ئىنسان ۋە ھايۋانلاردا بولغىنىدەك، شەھۋانىيلىق يوقتۇر. پەرىشتىلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىماننىڭ ئاساسلىق ماددىلىرىدىن بىرىدۇر. ئۇلارغا ئىنكار قىلىش كۇپرىنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

## 93.سوئال:پەرىشتىلەرگە ئىمان كەلتۈرۈش نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؟

1 ـ ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش. چۈنكى، پەرىشتىلەرنىڭ بار ئىكەنلىكىگە ئىشىنىش ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىق ئەقىدىلىرىدىن سانىلىدۇ.

2 ـ جىبرىئىل، ئىسرافىل، مىكائىل ۋە ئەزرائىللارغا ئوخشاش بىزلەرگە ئىسىملىرى مەلۇم بولغان پەرىشتىلەرگە تەپسىلىي، ئىسىملىرى بىزلەرگە مەلۇم بولمىغان جىمى پەرىشتىلەرگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش.

3 ـ جىبرائىلغا ئوخشاش بىزگە سۈپەتلىرى مەلۇم بولغان پەرىشتىلەرنىڭ سۈپەتلىرىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

4 ـ پەرىشتىلەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن تاپشۇرۇلغان ۋەزىپىلىرى ۋە ئەمەللىرىدىن بىزگە مەلۇم بولغانلىرىغا ئىشىنىش.

## 94.سوئال: تۆت چوڭ مەشھۇر پەرىشتىنىڭ ۋەزىپىلىرى

پەرىشتىلەرنىڭ مەشھۇرلىرى: جىبرائىل، ئەزرائىل، مىكائىل ۋە ئىسرافىل ئەلەيھىسسالاملاردۇر. جىبرىئىلنىڭ ۋەزىپىسى، ئاللاھ بىلەن ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرى ئوتتۇرىسىدا ئەلچىلىك قىلىش.

ئەزرائىلنىڭ ۋەزىپىسى، ئەجەلى توشقانلارنىڭ جانلىرىنى ئېلىش. مىكائىلنىڭ ۋەزىپىسى، ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن شاماللارنى قوزغاش ئارقىلىق بۇلۇتلارنى ھەرىكەتلەندۈرۈپ، زېمىننىڭ ئاللاھ خالىغان جايلىرىغا يامغۇرلارنى ياغدۇرۇش. ئىسرافىلنىڭ ۋەزىپىسى، قىيامەت قايىم بولۇش ئالدىدا، بىرىنچى قېتىملىق سۇرگە پۈۋلەش ئارقىلىق بۇ دۇنيا ھاياتىنىڭ ئاخىرلاشقانلىقىنى ۋە ئاخىرەت ئالىمى باشلانغان كۈنىدە، ئىككىنچى قېتىملىق سۇرگە پۈۋلەش بىلەن ئىنسانلار تىرىلدۈرۈلۈشكە باشلىغانلىقىنى ئېلان قىلىشتۇر.

## 95.سۇئال:پەرىشتىلەرنىڭ يارىتىلىشى ۋە خاراكتېرى

ئىنسانلار تۇپراقتىن يارىتىلغان بولسا، پەرىشتىلەر «نۇر» (يەنى يورۇقلۇق) دىن يارىتىلغان.

پەرىشتىلەرنىڭ خاراكتېرى ـ ئاللاھقا مۇتلەق ئىتائەت قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. ئۇلاردا كەمچىلىك ئۆتكۈزۈش ۋە ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىش يوقتۇر. ئاللاھ پەرىشتىلەر توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆئمىنلەر! ئۆزۈڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار، ئۇ پەرىشتىلەر اﷲنىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ » [تەھرىم سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

## 96.سۇئال:پەرىشتىلەرنىڭ ۋەزىپىلىرى ۋە ماكانى

پەرىشتىلەردىن ھەر بىرىنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن تاپشۇرۇلغان ئايرىم ۋەزىپىلىرى باردۇر. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى بەندىلەرنىڭ ياخشى ـ يامان ئەمەللىرىنى خاتىرلەش بىلەن مەشغۇل بولسا، بەزىلىرى ئىنسانلارنى كېچە ـ كۈندۈزنىڭ بالايى ـ ئاپەتلىرى ۋە خەۋپ ـ خەتەرلىرىدىن مۇھاپىزەت قىلىش بىلەن مەشغۇلدۇر. بەزىلىرى بەندىلەرنىڭ جانلىرىنى قەبزى روھ قىلىش بىلەن مەشغۇل بولسا، بەزىلىرى ئۆلگەنلەردىن سوراق ـ سوئال قىلىش بىلەن مەشغۇلدۇر. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى قۇرئان ئوقۇلغان، ئاللاھ ياد قىلىنغان ئورۇنلارغا ۋە مەسجىدلەرگە بېرىپ ئۇلارغا سامى بولۇش بىلەن مەشغۇل بولسا، بەزىلىرى ھەمىشە ئاللاھقا سەجدە قىلىش ئارقىلىق ئاللاھنى مەدھىيىلەش بىلەن مەشغۇلدۇر. ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىسى بويىچە، پەرىشتىلەرنىڭ كۆپ قىسمى ئاسمانلاردا تۇرۇپ ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئىجرا قىلسا، ئۇلارنىڭ بىر قىسمى زېمىندا يۈرۈپ ئاللاھنىڭ بويرۇقلىرىنى يۈرگۈزىدۇ. دېمەك، ئۇلار ئاسمانلار بىلەن زېمىن ئارىسىدا ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش يولىدا سەير قىلىدۇ.

## 97.سۇئال:جىنلار قانداق مەخلۇق؟

جىنلار ـ پەرىشتىلەرگە ئوخشاش غەيبىي ئالەملەردىن بولۇپ، پەرىشتىلەرنى كۆرگىلى بولمىغاندەك، ئۇلارنىمۇ كۆرگىلى بولمايدۇ. جىنلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ ئاساسلىق ماددىلىرىدىن بولمىسىمۇ، ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ كېرەكلىك ماددىلىرىدىن بىرى، ئىنكار قىلىش كۇپرىنىڭ جۈملىسىدىن سانىلىدۇ. چۈنكى، قۇرئان كەرىمدە جىنلارنىڭ بارلىقى ئوچۇق بايان قىلىنغان. ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىنكار قىلىش قۇرئان كەرىمنىڭ خەۋەرلىرىگە ئىنكار قىلغانلىقتۇر. قۇرئان كەرىمنىڭ خەۋەرلىرىگە ئىنكار قىلغان كىشى كاپىر بولىدۇ.

## 98.سۇئال:جىنلارنىڭ يارىتىلىشى

پەرىشتىلەر يورۇقلۇقتىن يارىتىلغان بولسا، جىنلار ئوت يالقۇنىدىن يارىتىلغان. ئاللاھ جىنلارنىڭ يارىتىلىشى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: «جىنلارنى ئىلگىرى تۈتۈنسىز ئوت يالقۇنىدىن

ياراتقان ئىدۇق» [ھەجەر سۈرىسى 27 ـ ئايەت]. بۇ ئايەتتىن جىنلارنىڭ ئوت يالقۇنىدىن يارىتىلغانلىقى ۋە ئۇلارنىڭ ئىنسانلاردىن بۇرۇن يارىتىلغانلىقى ئىپادىلىنىدۇ.

**99.سوئال:جىنلارنىڭ خارەكتېرى ھەم ۋەزىپىسى**

جىنلارنىڭ خاراكتېرىمۇ ئىنسانلارنىڭ خارەكتېرىگە ئوخشاشتۇر، يەنى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىنسانلارغا ئوخشاش مۇسۇلمان، ياخشى تەقۋالارمۇ، يامان، گۇناھكار، ئاسىيلارمۇ باردۇر. ئاللاھ جىنلارنىڭ سۆزلىرىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «بىزدىن مۇسۇلمانلار ۋە ھەق يولدىن چىققۇچىلارمۇ بار، مۇسۇلمان بولغانلار توغرا يولنى ئىزدىگەن بولىدۇ» [جىن سۈرىسى 14 ـ ئايەت]. جىنلارمۇ قىيامەت كۈنىدە ئىنسانلارغا ئوخشاش بۇدۇنيادىكى بارلىق ياخشى ـ يامان قىلمىشلىرىدىن ئەلۋەتتە جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدىنمۇ ياخشى ئىشلارنى قىلىپ ئاللاھنى رازى قىلغانلىرى ساۋابقا ئېرىشكىنىدەك، يامان ئىشلارنى قىلىپ ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلغانلىرى ئازابقا دۇچار بولىدۇ. چۈنكى ئۇلارمۇ ئىنسانلارغا ئوخشاش ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشقا چاقىرىلغان ۋە ئىبادەت ئۈچۈن يارىتىلغان مەخلۇقاتتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم» [زارىيات سۈرىسى 56 ـ ئايەت]. جىنلارمۇ ئىنسانلارغا ئوخشاش غەيبلەرنى بىلمەيدۇ.

**100.سوئال: شەيتانلار قانداق مەخلۇق؟**

شەيتانلار ـ جىنلاردىن كېلىپ چىققان كاپىرلار بولۇپ، ئۇلار ئىنسانىيەتنىڭ ئەشەددى دۈشمىنىدۇر. شەيتانلار ھەمىشە ئىنسانلارنى توغرا يولدىن ئازدۇرۇش ئۈچۈنلا تىرىشىدۇ. شەيتانلارمۇ جىنلارغا ئوخشاش جىسىمسىز مەخلۇقات بولۇپ، ئۇلارنى كۆرگىلى بولمايدۇ. ئەمما ئۇلار بىزلەرنى كۆرىدۇ. شەيتانلار ھەرقانداق يوللار بىلەن ئىنسانلارنى توغرا يولدىن ئازدۇرۇپ، ئۆزلىرىنىڭ تەۋەلىرىدىن قىلىۋېلىشقا تىرىشىدۇ. شۇڭا ئاللاھ ئىنسانلارنى شەيتانلارنىڭ شەررىدىن (يەنى يامانلىقلىرى ۋە ئازدۇرۇشلىرىدىن) ساقلىنىشقا ۋە ئاللاھتىن ئۇلارنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەشكە چاقىرىدۇ.

**101.سوئال: ئىبلىس قانداق مەخلۇق؟ ئىبلىس نىمە ئۈچۈن ئىنسانلارغا دۈشمەنلىك قىلىدۇ؟**

ئىبلىس ـ شەيتانلارنىڭ ئاتىسى. ئۇ جىنلاردىن كېلىپ چىققان رەزىل مەخلۇقتۇر. ئاللاھ ئىبلىسنىڭ كېلىپ چىقىشى ھەققىدە توختىلىپ: «ئىبلىس جىنلاردىن ئىدى» دەيدۇ. [كەھف سۈرىسى 50 ـ ئايەت].

ئىبلىس ـ ئەڭ ئەشەددى كاپىر بولۇپ، ئۇنىڭ كاپىر بولۇپ كېتىشىنىڭ سەۋەبى مۇنداق: ئاللاھ ئادەم ئەلەيھىسسالامنى يارىتىپ بولغىنىدىن كېيىن، ئىبلىسنى پۈتۈن پەرىشتىلەر بىلەن بىرلىكتە ئادەم ئەلەيھىسسالامغا ھۆرمەت بىلدۈرۈش ئۈچۈن سەجدە قىلىشقا بۇيرۇغاندا، ھەممە پەرىشتىلەر سەجدە قىلسا، ئىبلىس تەكەببۇرلۇق قىلىپ ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىنى بەجا كەلتۈرمەيدۇ. بۇ سەۋەبتىن ئاللاھ ئۇنى ئۆز ھىمايىسىدىن قوغلاپ، كاپىرلارنىڭ قاتارىدىن قىلىۋېتىدۇ. ئىبلىس ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ سەۋەبى بىلەن ئاللاھنىڭ لەنىتىگە ئۇچراپ، كاپىر بولۇپ كەتكىنى ئۈچۈنلا، ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەشەددىي دۈشمىنىگە ئايلىنىدۇ. نەتىجىدە، ئۇنى ئازدۇرۇپ، ئۇنىڭ جەننەتتىن چىقىپ كېتىشىگىمۇ سەۋەبچى بولىدۇ. شۇندىن باشلاپ ئىبلىسنىڭ ئەۋلادلىرى بولغان شەيتانلارمۇ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادلىرى بولغان ئىنسانلارغا مەڭگۈلۈك دۈشمەن بولۇپ كەلمەكتە.

### 102.سۇئال: شەيتانلارنىڭ بارلىقىنى قانداق بىلىمىز؟

شەيتانلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ ئاساسلىق ماددىلىرىدىن بولمىسىمۇ، ئۇلارنىڭ بارلىقى قۇرئان كەرىمدە بايان قىلىنغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ كېرەكلىك ماددىلىرىدىن بىرى، ئىنكار قىلىش كۇپرىنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

### 103.سۇئال: شەيتانلارنىڭ خارەكتىرى

شەيتانلارنىڭ خاراكتېرى ـ پۈتۈنلەي يامانلىقتىن ئىبارەت بولۇپ، شەيتانلار ھەرخىل يوللار بىلەن ئىنسانلارنىڭ كۆڭۈللىرىگە يامانلىقنىڭ، ئازغۇنلىقنىڭ ۋەسۋەسىلىرىنى سېلىش ئارقىلىق، ئۇلارنى توغرا يولدىن ئازدۇرۇشقا تىرىشىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «شەيتان ھەقىقەتەن سىلەرگە دۈشمەندۇر. ئۇنى دۈشمەن تۇتۇڭلار. شەيتان ئۆزىنىڭ تەۋەلىرىنى ئەھلى دوزاختىن بولۇشقا چاقىرىدۇ» [فاتىر سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

### 104.سۇئال: شەيتانلار كىملەرنى ئازدۇرالايدۇ، كىملەرنى ئازدۇرالمايدۇ؟

شەيتانلار ئاللاھنىڭ تائەتىدىن يىراقلاشقان، ئىمانى ئاجىز، ئىرادىسى مۇستەھكەم بولمىغان كىشىلەرنى ئازدۇرۇپ كېتەلەيدۇ. ئەمما ھەمىشە ئاللاھنىڭ ئىتائىتىدە بولغۇچى، تەقۋادار، ئىرادىلىك ۋە ئىخلاسمەن زاتلارنى شەيتانلار ھېچبىر يول بىلەن ئازدۇرۇپ كېتەلمەيدۇ. ئاللاھ تائالا شەيتانلارنىڭ ئاتىسى ئىبلىسنىڭ بۇھەقتىكى ئىقرارىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «(ئىبلىس ئېيتتىكى) ئىززىتىڭ بىلەن قەسەمكى، ئۇلارنىڭ ھەممىسىنى چوقۇم ئازدۇرىمەن، ئۇلاردىن پەقەت تاللانغان بەندىلىرىڭلا بۇنىڭدىن مۇستەسنا (يەنى ئۇلارنى ئازدۇرالمايمەن)» [ساد سۈرىسى 82 ـ 83 ـ ئايەتلەر].

### 105.سۇئال: شەيتانلار نىمە ئۈچۈن يارىتىلغان؟

ئاللاھنىڭ تاللانغان بەندىلىرى ئىمانى كامىل، تەقۋادار، ئىرادىلىك ۋە ئىخلاسمەن زاتلاردۇر. بۇ دۇنيا ئىمتىھان دۇنياسى بولۇپ، يامانلىق بولمىسا ياخشىلىقنىڭ قەدىر ـ قىممىتى بىلىنمەيدۇ. شۇڭا ئاللاھ جەننەتنى يارىتىش بىلەن بىرگە دوزاخنىمۇ ياراتقان. چۈنكى دوزاخ بولمىسا جەننەتنىڭ قەدىر ـ قىممىتى بىلىنمەيتتى. شۇڭا ئاللاھ ئۆز ھېكمىتىگە ئاساسەن ئىنسانلارنى بۇ ئىمتىھان دۇنياسىغا ئەۋەتىش بىلەن بىرگە ئۇلارنىڭ زېمىنىغا شەيتانلارنىمۇ ئەۋەتكەن ۋە شەيتانلارغا ئىنسانلارنى ئازدۇرۇش قابىلىيىتىنى بەرگەن.

## بەشىنچى باب. ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش

### 106.سۇئال: ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن كىتابلارنىڭ مەقسىدى

ئاللاھنىڭ كىتابلىرى ـ ئاللاھ پەيغەمبەرلەرگە چۈشۈرگەن مۇقەددەس كىتابلاردۇر. ئۇلار ساماۋىي كىتابلار دەپ ئاتىلىدۇ. ئاللاھ بۇ كىتابلارنى ـ پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق ئىنسانلارنى يامان يوللاردىن قايتۇرۇپ ، بىر ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىشتەك توغرا يولغا باشلاپ، ئۇلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ سائادەتلىرىگە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن چۈشۈرگەن.

### 107.سۇئال: ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن كىتابلارنىڭ مەزمۇنلىرى

ئاللاھ چۈشۈرگەن كىتابلاردا، كائىناتنىڭ ياراتقۇچىسى ۋە ئۇنىڭ پەرۋىش قىلغۇچىسى يالغۇز ئاللاھ ئىكەنلىكى ۋە ئاللاھتىن باشقا ئىبادەتكە ھەقلىق بولغان مەبۇد بەرھەق يوق ئىكەنلىكىنىڭ بايانى، ئىنسانلارنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك سائادەتلىرى ئۈچۈن كېرەكلىك مەسىلىلەر، ئىلگىرىكى

پەيغەمبەرلەر ۋە ئۈممەتلەرنىڭ قىسسىلىرى، ھەرتۈرلۈك پايدىلىق ۋەز ـ نەسىھەتلەر، ئاخىرەت ئالەمنىڭ خەۋەرلىرى، دۇئا ۋە ئىبادەتلەرنىڭ ئۇسۇل ۋە سىستېمىلىرى، ئىجتىمائىي ۋە كىشىلىك ھاياتنىڭ قانۇن، پرىنسىپلىرى قاتارلىقلار سۆزلەنگەن.

## 108.سۇئال: ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن تۆت چوڭ كىتاب

پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەممىسىگە كىتاب چۈشۈرۈلگەن ئەمەس، بەلكى ئۇلارنىڭ ئاز قىسمىغا كىتاب چۈشۈرۈلگەن بولسىمۇ، كۆپىنچىسىگە ئاللاھتىن ۋەھيىلا كېلەتتى. ئۇلار ئاللاھتىن كەلگەن ۋەھيىنىڭ روھىنى ئۈممەتلىرىگە يەتكۈزۈش ئارقىلىق، ئۇلارنى دىنغا دەۋەت قىلاتتى. ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن كىتابلار قۇرئان كەرىمنىڭ بايان قىلىشى بويىچە تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

1 ـ تەۋرات ـ مۇسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن.

2 ـ زەبۇر ـ داۋۇد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن.

3 ـ ئىنجىل ـ ئىيسا ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن.

4ـ قۇرئان ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشۈرۈلگەن.

## 109.سۇئال: ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن باشقا كىتاپلار

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىگە كۆرە، يوقىرىقىلاردىن باشقىمۇ بەزى پەيغەمبەرلەرگە ساماۋىي كىتابلار چۈشۈرۈلگەنلىكى مەلۇم. ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت: ئادەم ئەلەيھىسسالامغا 10 بەتلىك، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا 10 بەتلىك، شىش ئەلەيھىسسالامغا 50 بەتلىك، ئىدرىس ئەلەيھىسسالامغا 30 بەتلىك كىتابلار چۈشۈرۈلگەن.

## 110.سۇئال: ئاللاھ تەرىپىدىن كىتاپلارنىڭ چۈشۈرۈلۈشى

قۇرئان كەرىمدىن ئىلگىرىكى ساماۋىي كىتابلار پەيغەمبەرلەرگە ئاللاھ تەرىپىدىن دىۋان قىلىنغان ھالدا، بىر يولى چۈشۈرۈلگەن بولسا، قۇرئان كەرىم ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن جىبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەقەلەرنىڭ تەلىپىگە ۋە شارائىتلارنىڭ تەقەززاسىغا مۇناسىپ ھالدا، ئاز ـ ئازدىن ئوقۇپ بېرىشى نەتىجىسىدە، ۋەھىي يولى بىلەن تولۇق 23 يىل ئىچىدە تەدرىجىي چۈشۈرۈلگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام جىبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئاللاھتىن تاپشۇرۇپ ئالغان قۇرئان كەرىمنى ئاللاھتىن چۈشكەن پېتى كەم ـ زىيادە قىلماستىن، بىرەر ھەرپىكە چاغلىق ئۆزگەرتىۋەتمەستىن ئىسلام ئۈممىتىگە ئەينەن يەتكۈزۈش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئەلچىلىك بۇرچىنى تولىقى بىلەن ئادا قىلغان.

## 111.سۇئال: ۋەھيىنىڭ مەنىسى

ۋەھىي سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسى ـ ئىلھام دېمەكتۇر. ئەمما ۋەھيىنىڭ شەرئىەت ئىستېمالىدىكى مەنىسى: ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرگە بىۋاستە ياكى پەرىشتىنىڭ ۋاستىسى بىلەن سۆز قىلىشى دېمەكتۇر.

ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئىنسانلارنى توغرا يولغا باشلاش ئۈچۈن ئۇلارغا كىتابلارنى چۈشۈرگەنلىكى ۋە بۇ كىتابلار ئارقىلىق ئىنسانلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىپ، ئۇلارنى ئۇنىڭغا چاقىرغانلىقى، ئۇلارنى يامان يوللاردىن توسۇپ ئۇنىڭ ئاقىۋىتىدىن ئاگاھلاندۇرغانلىقى ھەق ۋە راستتۇر.

## 112.سۇئال: ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ مەزمۇنلىرى

ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى 4 مەسىلىگە ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 ـ پەيغەمبەرلەرگە كەلگەن ساماۋىي كىتابلارنىڭ راستىنلا ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن ھەق كىتابلار ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىش.

2 ـ ئاللاھ تائالا بىزگە ئىسىملىرىنى بىلدۈرگەن قۇرئان، تەۋرات، ئىنجىل ۋە زەبۇر قاتارلىق ساماۋىي كىتابلارغا تەپسىلىي؛ ئىسىملىرى بىزگە مەلۇم بولمىغانلىرىنىڭ ھەممىسىگە ئىجمالىي ئىمان كەلتۈرۈش.

3 ـ قۇرئان كەرىمنىڭ پۈتۈن خەۋەرلىرىگە ۋە باشقا ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئۆزگەرتىلىشتىن ساقلىنىپ قالغان خەۋەرلىرىدىن قۇرئاننىڭ تەستىقلىغانلىرىغا ئىشىنىپ، ئۇنى تەستىق قىلىش.

4 ـ ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئەمەلدىن قالدۇرۇلمىغان ئەھكاملىرىغا ئەمەل قىلىش.

## 113.سۇئال: ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ پايدىلىرى

ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى ئىماننىڭ تولۇقلىنىشىدۇر. چۈنكى ئاللاھنىڭ كىتابلىرىغا ئىمان كەلتۈرمىگەن كىشىنىڭ ئىمانى تولۇقلانمايدۇ. نەتىجىدە، مۇسۇلمان بولالمايدۇ. مۇندىن باشقا پايدىلىرىمۇ كۆپتۇر. ئۇلاردىن:

1 ـ ئاللاھنىڭ ھەرقانداق بىر قەۋمگە پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋاستىسى بىلەن كىتابلارنى چۈشۈرۈپ، ئۇلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ سائادەتلىرىگە باشلىغانلىقىنى تونۇپ، ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا قىلغان رەھمەت ۋە شەپقەتلىرىنى بىلىش ۋە ئۇنىڭغا لايىق شۈكۈر ئادا قىلىش.

2 ـ ئاللاھنىڭ كىتابلىرىدىكى ئىلاھىي دەستۇرلارغا ئەمەل قىلىش ئارقىلىق دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ سائادەتلىرىگە ئېرىشىش.

3 ـ ئاللاھنىڭ ھەر قەۋمگە ئۇلارنىڭ ئەھۋالىغا مۇناسىپ ھالدا شەرىئەت بەلگىلىگەنلىكىدىكى ئۇلۇغ ھېكمەتنى تونۇش.

4 ـ ئاللاھنىڭ يۇقىرىقى نېمەتلىرىگە لايىقىدا شۈكۈر ئادا قىلىش.

## 114.سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قۇرئان كەرىمنى قوبۇل قىلىپ، ساقلاپ، تارقىتىشى

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆمرى ئىچىدە ئوقۇمىغان، مەكتەپ كۆرمىگەن بىر زات بولغانلىقتىن، ئۇ خەت يېزىش ۋە ئوقۇشنى ئۆگەنمىگەن. ھەر قېتىم جىبرائىل ئەلەيھىسسالام مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەھىي ئېلىپ كېلىپ، قۇرئان ئايەتلىرىدىن ئوقۇپ بەرگەندە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنى پىششىق يادلىۋېلىپ ساھابىلىرىغا ئۆزى يادلىغىنى بويىچە يادقا ئالدۇرۇش بىلەن بىرگە «كۇتتابۇلۋەھيى ـ ۋەھيىلەرنى يازغۇچى كاتىپلار» غا بۇيرۇپ ئۇلارنى سىلىق تاشلارغا، تېرىلەرگە ۋە خورمىنىڭ يوپۇرماقلىرىغا يازدۇرۇپ ئۆزىنىڭ يېنىدا ساقلاتتى. «كۇتتابۇلۋەھيى» ساھابىلارنىڭ ئەڭ بىلىملىك ۋە ئىقتىدارلىقلىرىدىن تەشكىللەنگەن چوڭ بىر كومىتېت بولۇپ، كومىتېتتا ۋەھيىلەرنى يېزىپ خاتىرلەش ئىشلىرى بىلەن شۇغۇللىنىدىغان 40قا يېقىن مەخسۇس كاتىب بار ئىدى. كومىتېتنىڭ رەئىسى زەيد ئىبنى سابىت ئىدى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېغىزچە ئوقۇپ بەرگەن ئايەتلەر ۋە سۈرىلەرنى، شۇ بويىچە ئۆز ۋاقتىدا ئەينەن يېزىپ تۇراتتى. شۇنداق قىلىپ، قۇرئان كەرىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدىن مۇسۇلمانلارغا ئۇنى يادلىتىش ۋە

يېزىپ قالدۇرۇش ئارقىلىق يېتىپ كەلگەن.

**115.سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ توپلىنىپ رەتلەپ تارقىتىلىشى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلىرىنىڭ دەۋرىدە، قۇرئاننى تولۇق يادلىۋالغان قارىيلارمۇ ئىنتايىن كۆپ ئىدى. بىرىنچى خەلىپە ھەزرىتى ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە، پەيغەمبەرلىك دەۋاسى قىلىپ چىقىپ كىشىلەرنى قايمۇقتۇرۇشقا ئورۇنغان كاززابلارغا قارشى ئۇرۇشتا بىر كۈندىلا 70 قارىينىڭ شەھىد بولغانلىقى شۇ زامانلاردا قۇرئاننى تولۇق يادلىغان قارىيلارنىڭ تولىمۇ كۆپ ئىكەنلىكىدىن دېرەك بېرىدۇ. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدا ئۆزىنىڭ ھەدىسلىرىنى يېزىپ قالدۇرۇشقا رۇخسەت قىلىنمىغانلىقىنىڭ سەۋەبىمۇ، كىشىلەرنىڭ قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىنى ھەدىسلارغا ئارىلاشتۇرۇپ قويۇشىدىن ئېھتىيات قىلغانلىقىدىن ئىدى. ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ۋاقتىدا قۇرئاننىڭ بارلىق ئايەت ۋە سۈرىلىرى يېزىلىپ ۋە رەتلىنىپ بولغان بولسىمۇ، ئۇ توپلىنىپ دېۋان قىلىنمىغان ئىدى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات بولغاچقا قۇرئان ئايەتلىرىدىن يەنە چۈشۈشىدىن ئۈمىدۋار ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولوپ، ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپىلىك قىلىۋاتقان ۋاقىتتا، پەيغەمبەرلىك دەۋاسى قىلىپ چىققان كاززابلار بىلەن بولغان ئورۇشتا، قۇرئاننى تولۇق يادلىۋالغان قارىيلاردىن كۆپ كىشى ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كېيىن، ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قارىيلار تۈگەپ كەتسە، كېيىنچە، قۇرئان ئايەتلىرىنى توپلاپ دېۋان قىلىشنىڭ قىيىن بولىدىغانلىقىدىن ئەنسىرەپ، پۈتۈن ساھابىلارنىڭ مۇۋاپىقەتچىلىكى بىلەن قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىنى توپلاپ، ئۇنى كىتاب قىلىپ ئۆز يېنىدا ساقلايدۇ. توپلاش ئىشىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەخسۇس كاتىپى ۋە «كۇتتابۇلۋەھيى» كومىتېتىنىڭ رەئىسى زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كومىتېت ئەزالىرى بىلەن بىرلىكتە ئۆز ئۈستىگە ئالغان. ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن، قۇرئاننى ئىككىنچى خەلىپە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يېنىدا ساقلايدۇ. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ قىزى (پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى) ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئۆز ئۆيىدە ساقلايدۇ. ئۈچىنچى خەلىپە ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ۋاقتىغا كەلگەندە، مۇسۇلمانلار ئارىسىدا قۇرئاننى قىرائەت قىلىشنىڭ ئۇسۇلى توغرىسىدا بەزى ئىختىلاپلار چىقىدۇ. ھەتتا قۇرئان كۆپلىگەن قەبىلىلەرنىڭ شىۋىلىرىدە ئوقۇلۇپ، قىرائەت، تەجۋىد تەرەپتىن بەزى خاتالىقلار كۆرىلىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قۇرئاننى ھەفسە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن قايتۇرۇپ ئېلىپ زەيدئىبنى سابىت ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى زوبەيرلەر باشچىلىقىدىكى «كۇتتابۇلۋەھيى» گە بۇيرۇپ، قۇرئان كەرىمنى قۇرەيش شىۋىسىدە بىر نۇسخا يازدۇرۇپ چىقىدۇ. (قۇرئاندىكى ئايەتلەر ۋە سۈرىلەرنىڭ تەرتىبلىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆز ۋاقتىدا جىبرائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە، «كۇتتابۇلۋەھيى» گە يازدۇرۇپ ساقلىغان ئىدى). ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ بىر نۇسخىنى 7 نۇسخىغا كۆپەيتكۈزۈپ، بىرىنى ئۆز يېنىدا ساقلاپ قالىدۇ، قالغان ئالتە نۇسخىسىنى مەككە، شام، يەمەن، كۇفە، بەسرە ۋە بەھرەين قاتارلىق ئىسلام شەھەرلىرىگە بىر نۇسخىدىن ئەۋەتىپ بېرىدۇ.

**116.سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ سۈرە ئايەت، كەلىمە ، ھەرپلىرى**

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ئاللاھ تەرىپىدىن چۈشۈرۈلگەن قۇرئان كەرىم 114 سۈرە، 6236 ئايەت، 77439 سۆز ۋە 325743 ھەرىپتىن تەركىب تاپقان. قۇرئان كەرىم باراۋەر

30 پارىغا بۆلۈنىدۇ. ئۇنىڭ ھەر بىر پارىسى ئىككى ھىزبىغا، ھەربىر ھىزبىسى تۆت روبئىغا بۆلۈنىدۇ. نەتىجىدە قۇرئان 30 پارا، 60 ھىزب، ۋە 240 روبئىدىن تەركىب تاپقان بولىدۇ.

### 117.سۇئال:قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلگىرىكى ساماۋىي كىتابلاردىن ئارتۇقچىلىقى

قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلگىرىكى ساماۋىي كىتابلاردىن ئارتۇقچىلىقى كۆپتۇر، ئەمما بىز بۇ يەردە قۇرئاننىڭ 7 ئالاھىدىلىكىنىلا بايان قىلىساق شۇ يېتەرلىك دەپ ئويلايمىز. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 ـ قۇرئان كەرىمدىن باشقا ساماۋىي كىتابلارنىڭ ھەممىسى ئىنسانلار تەرىپىدىن دىگۈدەك ئۆزگەرتىلىش ۋە بۇرمىلىنىشلارغا ئۇچرىغان. نەتىجىدە، ئۇلارنىڭ ئاللاھتىن چۈشۈرۈلگەن ئەسلى يوقالغان.

2 ـ قۇرئان كەرىم ـ ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى بولۇپ، ئۇ، ئىلگىرىكى ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئەسلىسىنى ئېتىراپ قىلغۇچى ۋە مەزكۇر كىتابلاردىكى ئىلاھىي تەلىماتلار ۋە شەرىئەت ھۆكۈملىرىنىڭ ئۆزگەرتىلمەي قالغانلىرىنى كۈچكە ئىگە قىلغۇچى ھەم تەستىق قىلغۇچىدۇر.

3 ـ قۇرئان كەرىم ھېچقانداق بىر ئىلمىي ھەقىقەتكە زىت كەلمەيدۇ. بەلكى ئۇنىڭ بىلەن تامامەن ماسلىشىدۇ. زامانىمىزدا مەيدانغا كەلگەن ئىلمىي ھەقىقەتلەر بۇنى ئىسپاتلىماقتا.

4 ـ قۇرئان كەرىم ـ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ بىردىنبىر دائىملىق مۆجىزىسىدۇر.

5 ـ قۇرئان كەرىمنىڭ ھۆكۈملىرى تا قىيامەتكىچە داۋام قىلىدۇ ۋە قەتئىي ئۆزگەرتىلمەيدۇ.

6 ـ قۇرئان كەرىم ـ ئوقۇش ۋە يادلاشقا تولىمۇ ئوڭاي كىتابتۇر. ئۇ، تىلغا ئېغىر سۆز-كەلىمىلەردىن ئەلۋەتتە خالىيدۇر.

7 ـ قۇرئان كەرىم ـ ئۇنىڭ ئەھكاملىرى بىلەن ئەمەل قىلىنىدىغان، تىلاۋىتى بىلەن ئىبادەت قىلىنىدىغان ئالاھىدە بىر دەستۇردۇر.

### 118.سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ سېھرىي مۆجىزىسى

قۇرئان كەرىمنىڭ كىشىلەرنى ئۆزىگە تارتىشتىكى سېھرى كۈچىگە قەدىمدىن تا ھازىرغىچە ھېچكىم ئىنكار قىلالىغان ئەمەس. بۇلۇپمۇ قۇرئان كەرىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشكەن ۋاقىتتىكى ئەرەبلەر ئەرەب تىلىنىڭ بەدىئىي ئۇسلۇبلىرىغا پەۋقۇلئاددە ماھىر بولغانلىقى سەۋەبلىك ئۇلار قۇرئان كەرىمنىڭ بەدىئىيلىكىنى ناھايىتى ياخشى چۈشىنەتتى. شۇڭا قۇرئان كەرىمنى بىرەر قېتىم ئاڭلىغان ئادەم ئۇنىڭ ئاللاھ كالامى ئىكەنلىكىگە ئىمان ئېيتىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغانلىقىنى سېزەتتى. بۇ سەۋەبتىن ئەرەب كۇففارلىرىنىڭ كاتتىباشلىرى ئۆز تەۋەلىرىنى قۇرئاننى ئاڭلاشتىن توساتتى. كۇففار ئەرەبلەر قۇرئان كەرىمنىڭ كىشىلەرگە تونۇشلۇق بىرەر ئۇسلۇب بىلەن ئەمەس، بەلكى ئاللاھقا خاس ئىلاھىي ئۇسلۇب بىلەن كەلگەنلىكى سەۋەبلىك، ئۆزلىرىنىڭ ئاتاغلىق ئەدىب ۋە تالانتلىق شائىرلىرىنى ئىشقا سېلىپمۇ قۇرئان سۈرىلىرىگە ئوخشايدىغان بىرەر سۈرىنى ئوتتۇرىغا چىقىرىپ قۇرئانغا تاقابىل تۇرالمىغاندىن كېيىن، ئۇلار تەۋەلىرىگە چوڭ يىغىن چاقىرىپ، يىغىندا ھەممە بىردەك قۇرئان كەرىمنى  سېھىر دېيىشكە ئىتتىپاقلىشىدۇ. دېمەك، ئۆز ۋاقتىدىكى پۈتۈن ئەرەبلەر قۇرئان كەرىمنىڭ سېھرى كۈچىگە قايىل بولغان. نۇرغۇنلىرى ئۇنى بىر ياكى ئىككى قېتىم ئاڭلاش بىلەن مۇسۇلمان بولغان. ھەتتا مۇسۇلمان بولۇشتىن ئىلگىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەڭ قاتتىق دۈشمەنلىك كۆرسەتكەن ۋە تاش يۈرەك دەپ ئاتالغان ئۆمەر ئىبنى خەتتابمۇ سىڭلىسىدىن قۇرئان كەرىمنىڭ تىلاۋىتىنى ئاڭلاپ قالغاندىن كېيىن، كۆڭلى بىردىنلا يۇمشاپ

كەتكەن ۋە شۇ هامان ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولغان. ئەمما ھەقىقەت خۇددى كۈندۈزدىكى قۇياشتەك روشەن كۆرۈنۈپ تۇرسىمۇ، ئۆزلىرىنىڭ تەكەببۇرلۇقى سەۋەبلىك ئىماندىن يۈز ئۆرۈگەنلەرمۇ ئاز بولمىغان.

## 119.سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ ئىلمىي ھەقىقەتلەردىن بەرگەن خەۋەرلىرى

1 ـ شامال ۋە بۇلۇتلارنىڭ قوزغىلىشى. قۇرئان كەرىم بۇلۇتنىڭ شاماللار ئارقىلىق قوزغىلىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « اللّٰه شاماللارنى ئەۋەتىپ بۇلۇتنى قوزغايدۇ، ئاندىن ئۇنى ئاسماندا خالىغىنى بويىچە تارقىتىدۇ، (گاھى) ئۇنى تارقاق پارچىلارغا بۆلىدۇ، شۇنىڭ بىلەن يامغۇرنىڭ بۇلۇتنىڭ ئارىسىدىن چۈشۈۋاتقانلىقىنى كۆرىسەن، اللّٰه يامغۇرنى خالىغان بەندىلىرىنىڭ ئۈستىگە ياغدۇرغان چاغدا، ئۇلار دەرھال خۇشال بولۇپ كېتىدۇ » [رۇم سۈرىسى 48 ـ ئايەت]. قۇرئان يەنە، شامالنىڭ سۇپارلىرنى ھەيدەيدىغانلىقىنى، ئاندىن ئۇنىڭدىن ئېغىر بۇلۇت ھاسىل بولۇپ، ئۇنىڭدىن يامغۇر تامچىلىرى چۈشىدىغانلىقىنى بايان قىلىدۇ: « بىز يامغۇرنى ھەيدەيدىغان شامالنى ئەۋەتتۇق. بىز بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ سىلەرنى سۇغاردۇق، سىلەر ھەرگىز ئۇنى ساقلاشقا قادىر ئەمەسسىلەر» [ھەجر سۈرىسى 22 ـ ئايەت]. يەنە قۇرئان كەرىمنىڭ باشقا ئايەتلىرىدە شامالنىڭ بۇلۇتنى قوزغاش بىلەن بىرگە ئۇنى كۆتىرىپ ماڭىدىغانلىقىمۇ بايان قىلىنغان.

2 ـ ئاسمان جىسىملىرىنىڭ ئەسلىدە تۇمان ئىكەنلىكى. كىشىلەر ئاسمان جىسىملىرىنىڭ ئەسلىدە تۇمان ئىكەنلىكىنى بىلمەيتتى. ئەمما قۇرئان كەرىم بۇھەقىقەتنى مۇندىن بۇرۇن قەيت قىلغان. « ئاندىن ئۇ ئاسماننى (يارىتىشقا) يۈزلەندى، ھالبۇكى، ئۇ تۇمان ھالىتىدە ئىدى، ئاسمان بىلەن زېمىنغا: «ئىختىيارىي ياكى ئىختىيارسىز ھالدا كېلىڭلار (يەنى ئەمرىمنى قوبۇل قىلىڭلار)» دېدى. ئىككىلىسى «ئىختىيارىي كەلدۇق» دېدى » [فۇسسىلەت سۈرىسى 11 ـ ئايەت].

3 ـ ئاي نۇرىنىڭ ئۆچۈرۈلگەنلىكى. تەتقىقاتچىلار ئاينىڭ ئەسلىدە قۇياشقا ئوخشاش ياندىغان نۇرلۇق ماددا بولۇپ، كېيىن ئۇنىڭ نۇرى ئۆچۈرۈلگەنلىكىنى ۋە كېچىدىكى ئاي نۇرىنىڭ پەقەت قارشى تەرەپتىكى قۇياشنىڭ نۇرىدىن ئەكس ئەتكەن يورۇقلۇق ئىكەنلىكىنى بايقىدى. ھالبۇكى قۇرئان كەرىم بۇھەقىقەتنى ئاللىبۇرۇن ئېلان قىلغان: « كېچە بىلەن كۈندۈزنى (كامالى قۇدرىتىمىزنى كۆرسىتىدىغان) ئىككى ئالامەت قىلدۇق، كېچىنىڭ ئالامىتىنى كۆتۈرۈۋەتتۇق، پەرۋەردىگارىڭلارنىڭ پەزلىنى تەلەپ قىلىشىڭلار (يەنى تۇرمۇش لازىمەتلىكلىرىنى تېپىش يولىدا سەئيى ھەرىكەتتە بولۇشۇڭلار) ئۈچۈن، (كېچە بىلەن كۈندۈزنىڭ ئالمىشىشى ئارقىلىق كۈنلەرنىڭ، ئايلارنىڭ) يىللارنىڭ سانىنى ۋە ھېسابىنى بىلىشىڭلار ئۈچۈن، كۈندۈزنىڭ ئالامىتىنى يورۇقلۇق قىلدۇق، (دىنىي ۋە دۇنياۋى) ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى تەپسىلىي بايان قىلدۇق » [ئىسرا سۈرىسى 12 ـ ئايەت].

4 ـ ھاۋا بوشلۇقىدا ئوكسىگېننىڭ كەملىكى. كىشىلەر ھازىرقى ئىلىم ـ پەن بارلىققا كېلىشتىن بۇرۇن، بىز نەپەس ئېلىۋاتقان ئوكسىگېننى ھاۋانىڭ يۇقىرى قاتلاملىرىدىمۇ بار، دەپ گۇمان قىلىشاتتى. ئەمما قۇرئان بۇ ھەقىقەتنى مۇندىن بۇرۇن ئېلان قىلغان: « اللّٰه كىمنى ھىدايەت قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭ كۆكسىنى ئىسلام ئۈچۈن ئاچىدۇ (يەنى ئۇنىڭ قەلبىنى ئىمانغا كېڭەيتىپ بېرىدۇ)، اللّٰه كىمنى ئازدۇرماقچى بولسا، ئۇنىڭ كۆكسىنى شۇنچە تارايتىۋېتىدۇكى، (ئىمان ئېيتىش) ئۇنىڭغا گويا ئاسمانغا چىقىشتىنمۇ قىيىن تۇيۇلىدۇ، ئىمان ئېيتمىغانلارنى اللّٰه مۇشۇنداق

ئازابلايدۇ » [ئەنئام سۈرىسى 125ـ ئايەت]. بۇ ئايەتتە، ئىمان ئېيتىش قىيىن كەلگەنلىكتىن كۆكسى تارايغان كىشى ھاۋا بوشلۇقىغا چىققاندا ئوكسىگېننىڭ كەملىكىدىن نەپەسى سىقىلغان كىشىگە ئوخشىتىلغان.

5 ـ ھەر شەيئىنىڭ جۈپ ئىكەنلىكى. تەتقىقاتچىلار ناباتاتلارنىڭمۇ جانلىقلارغا ئوخشاش جۈپ ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى. قۇرئان كەرىم مۇنداق دېگەن: «پۈتۈن شەيئىلەرنى جۈپ ياراتقان، زېمىندىن ئۈنۈپ چىقىدىغان نەرسىلەرنى، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنى ۋە ئۇلار بىلمەيدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى جۈپ ياراتقان ئاللاھ بارچە نوقسانلاردىن پاكتۇر» [ياسىن سۈرىسى 36 ـ ئايەت].

6 ـ سېزىمنىڭ تېرىدە ئىكەنلىكى. تىببىي مۇتەخەسسىسلەر ئاغرىقنى ھېس قىلىش پەقەت تېرىدە ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ چىقتى. قۇرئان بۇ ئىلمىي ھەقىقەتنى ئۆز ۋاقتىدىلا ئېلان قىلغان:

« شۈبھىسىزكى، بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزنى ئىنكار قىلغانلارنى دوزاخقا كىرگۈزىمىز، ئۇلارنىڭ تېرىلىرى پىشىپ تۈگىگەن چاغدا ئازابنى تېتىتىش ئۈچۈن ئورنىغا باشقا تېرە يەڭگۈشلەيمىز. الله ھەقىقەتەن غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر » [نىسا سۈرىسى 56ـ ئايەت].

7 ـ دېڭىزنىڭ ئىچكى دولقۇنلىرى. كىشىلەر دېڭىزلارنىڭ سۇ ئۈستى دولقۇنلىرىدىن باشقا ئىچكى دولقۇنلارنىڭمۇ بارلىقىنى بىلمەيتتى، شۇنداقلا سۇ ئۈستى دولقۇنلىرىنىڭ يۇقىرىدىن چۈشكەن يورۇقلۇقنى توسۇۋېلىپ، سۇ تېگىدە قاراڭغۇلۇق پەيدا قىلىدىغانلىقىنى بىلمەيتتى. ھازىرقى پەن ـ تېخنىكا ۋاستىلىرى بۇنى ئىسپاتلىدى. ئەمما قۇرئان ئەڭ ئاۋۋال بۇنى ئىسپاتلىغان ئىدى: « ياكى ئۇلارنىڭ (ياخشى دەپ گۇمان قىلغان) ئەمەللىرى چوڭقۇر دېڭىزدىكى قاراڭغۇلۇققا ئوخشايدۇ، ئۇنى (يەنى دېڭىزنى) قاتمۇقات دولقۇنلار ۋە دولقۇنلارنىڭ ئۈستىدىكى قارا بۇلۇتلار قاپلاپ تۇرىدۇ. (مانا بۇ) قاتمۇقات قاراڭغۇلۇقلاردۇر، (بۇ قاراڭغۇلۇققا گىرىپتار بولغۇچى) قولىنى ئۇزاتسا بارماقلىرىنى كۆرەلمەيدۇ، الله نۇر ئاتا قىلمىسا، كىم بولمىسۇن، نۇرنى كۆرەلمەيدۇ (يەنى الله ھىدايەت قىلمىغان ئادەم ھەرگىز ھىدايەت تاپمايدۇ) » [نۇر سۈرىسى 40 ـ ئايەت].

## 120.سۇئال:غەيرىي دىندىكى ھازىرقى زامان ئالىملىرىنىڭ قۇرئانغا بەرگەن باھالىرى

غەيرىي دىندىكى ھازىرقى زامان ھەرساھە ئالىملىرىدىن نۇرغۇن كىشىلەر راستچىل مەيداندا تۇرۇپ قۇرئان كەرىم ھەققىدە تەتقىقات ئېلىپ بارغاندىن كېيىن، ئۇلار قۇرئان كەرىم توغرىلىق چۈشەنگەنلىرىنى دادىل ئوتتۇرىغا قويغان.

1 ـ شەرقشۇناس سېل مۇنداق دەيدۇ: « قۇرئاننىڭ ئۇسلۇبى تولىمۇ ئېسىل ۋە ئۇستۇندۇركى، ئۇ ئۆزىنىڭ قالتىس ئۇسلۇبى ۋە تىلاۋىتى بىلەن ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتقان ۋە ئۇنىڭغا ئىمان ئېيتماي قارشى سەپتە تۇرغان خىرىستىئانلارنىڭ زېھنلىرىنى ئۆزىگە جەلب قىلىۋالماقتا»

2 ـ فرانسىيىلىك شەرقشۇناس مۇرىس مۇنداق دەيدۇ: « قۇرئان ـ ئىلاھىي ھېكمەت ئىنسانلار ئۈچۈن شۇنداق دۇنياغا كەلتۈرگەن ئەڭ ئەۋزەل كىتابتۇر. ئۇنىڭ ھەق ئىكەنلىكىدە شەك يوق.»

3 ـ شەرقشۇناس لېبون مۇنداق دەيدۇ: « قۇرئان دۇنياغا كەلگىنىگە 14 ئەسىر ئۆتتى. ئەمما ئۇنىڭ ئۇسلۇبىدىكى ئۇستۇنلىكى خۇددى ئۇ دەسلەپ دۇنياغا كەلگەن ۋاقىتتىكىدەك داۋام قىلماقتا، ئۇنىڭدىكى ھېچ نەرسە ئۆزگەرگىنى يوق»

4 ـ مۇرىس بۇكاي مۇنداق دەپ يازىدۇ: «قۇرئاننى زامانىۋى بىلىملەرگە ئاساسلىنىپ ساپ ئوبيېكتىپ قانۇنىيەت بويىچە تەھلىل قىلغىنىمىزدىمۇ، ئۇنىڭدىكى مەزمۇنلار بىلەن ھازىرقى زامان

پەننى بىلىملەرنىڭ شۇنچە بىردەك ئىكەنلىكىنى بايقايمىز. بۇ بىزنى شۇنداق تونۇشقا ئېگە قىلىدۇكى، مۇھەممەد( ئەلەيھىسسالام) ياشىغان دەۋردىكى بىلىم ئەھۋالىنى نەزەرگە ئالغاندا، ئۇ دەۋردىكى كىشىلەرنىڭ مۇشۇنداق بىر ئەسەرنى يېزىپ چىقالىشى مۇمكىن ئەمەس.»

5 ـ پ.ت. خۇئىس مۇنداق دەيدۇ: « قۇرئاننى ئادەم قانچە كۆپ ئوقۇسىمۇ ئۇنىڭدىن زېرىكمەيدۇ. ھەر بىر قېتىم ئۇنى ئوقۇغاندا، دەسلەپ تەمسىزدەك بىلىنسىمۇ، لېكىن ئۇزۇن ئۆتمەيلا ئادەمنى پۈتۈنلەي ئۆزىگە جەلب قىلىۋالىدۇ. ئۇنىڭدا كىشىنى ھەيران قالدۇرىدىغان ئاجايىپ مەزمۇنلار بولۇپ، ئادەمنىڭ قەلبىدە ئۇنىڭغا قارىتا ھۆرمەت تۇيغۇسى پەيدا قىلىدۇ. ئۇنىڭدىكى ئەدەبىي مەزمۇنلار، مەقسەتلەر بىر ـ بىرىگە ئوخشىمايدۇ. كەسكىن، ھەيۋەتلىك جايلىرىمۇ ۋە سۇرلۇك جايلىرىمۇ بار. »

6 ـ ئاجىس. ج. ئاپپلى مۇنداق دەيدۇ: « مەن بارچە ئەقىل ـ پاراستىم بىلەن قۇرئاندىكى مول بىلىملەر ۋە خىلمۇ خىل ۋەزىنلەر ئۈستىدە ئىزدەندىم. ئۇنىڭدىكى ۋەھىيلەرنىڭ ئۆز مەزمۇنىدىن باشقا قاپىداش ھەم ۋەزىنلىك ئىبارىلەر جەھەتتىن ئالغاندىمۇ، قۇرئان ئىنسانىيەتنىڭ قىممەتلىك مەدەنىي بايلىقىدىكى ئىنتايىن ئەتىۋارلىق ئەدەبىي ئەسەر بولۇشقا تېگىشلىك.»

# ئالتىنچى باب. تەقدىر ـ قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش

## 121.سۇئال: تەقدىرنىڭ مەنىسى

كائىنات ۋە كائىناتتىكى بارلىق شەيئىلەر تەخمىنەن ھەرىكەت قىلمايدۇ، كائىناتتا بىرەر ئىش تاسادىپى ياكى ئەھمىيەتسىز پەيدا بولۇپ قالمايدۇ. ئاللاھنىڭ ئىلمى، ئىشلار يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى بىلەلەيدىغان ئەزەلى بىلىشدۇر. ئاللاھ تائالا ئۇ ئىشلارنىڭ زامانى، ئورنى، مىقدارى، شەكلى، خۇسۇسىيەتلىرى، سۈپەتلىرى ۋە ئەھۋالىنى تەقدىر قىلدى. ئۇ ئىشلارنىڭ ( يەنى كائىناتتا يۈز بېرىدىغان ئىشلارنى) يېزىپ خاتىرلىدى، ھېچقانداق بىر نەرسىنى ئۇنتۇپ قالمىدى. ئۇ ئىشلار ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن ئاللاھ تەقدىر قىلغان شەكىلدە يۈز بېرىدۇ ياكى پەيدا بولىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ بىر نەرسىنى تەقدىر قىلىشىنىڭ مەنىسى، تۆت ھەقىقەتنى ئىسپاتلاشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

بىرىنچى: ئاللاھ تائالا ئىشلارنى پەيدا بولۇشتىن ياكى يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى بىلىدۇ، ئاللاھنىڭ ئىلمىدىن ھېچقانداق بىر نەرسە قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ. ئاللاھ ئىشلارنى سادىر بولۇشتىن ئىلگىرى، قانداق سادىر بولىدىغانلىقى، قاچان ۋە قەيەردە سادىر بولىدىغانلىقىنى بىلىدۇ.

ئىككىنچى: كائىناتتا سادىر بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ ئۈتكۈر خاھىشى ۋە ئىرادىسى بىلەن سادىر بولىدۇ. ئىش ھەرىكەت ئېلىپ بارغان ياكى سۆز قىلغان كىشى بۇ دائىرىدىن چىقىپ كېتەلمەيدۇ.

ئۈچىنچى: كائىناتتا ھەر بىر نەرسە ئاللاھنىڭ مەخلۇقىدۇر، ئاللاھنىڭ قۇدرىتىنىڭ تەسىرىدۇر، يارىتىش ئىشلىرىدا ئاللاھنىڭ شېرىكى يوق.

تۆتىنچى: ئاللاھ تائالا كائىناتتا يۈز بېرىدىغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى قەدىمدىن تارتىپ " لەۋھۇلمەھپۇز " دىن ئىبارەت قېشىدىكى بىر كىتاپقا خاتىرلىدى.

## 122.سۇئال: تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش

تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرگەنلىك ئىلاھى كامالەتنىڭ تەقەززاسىغا ئىمان كەلتۈرۈشتۇر. ئىسلام دىنى

ئېلىپ كەلگەن تەقدىرگە ئىشىنىش مەسىلىسى بەخت تەلەيگە ياكى تاسادىپىلىققا ئىشىنىش ئەمەس، ئۇ ئىلاھى كامالەتنىڭ تەقەززاسىغا ئىشىنىشتۇر، ئىسلام ئەقىدىسى ئىلاھى كامالەتنىڭ تەقەززاسى بىلەن ئالاھىدە بولغان. كائىناتتا يۈز بېرىۋاتقان ئىشلارنىڭ ھەممىسى بۇ ئىلاھنىڭ تەقدىرى، كونتروللىقى، ئىرادىسى، بىلىشى ۋە ھېكمەت تەقەززاسى بىلەن بولىدۇ، تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش مانا مۇشۇنداق بولىدۇ.

تەقدىرگە ئىمان كەلتۈرۈش دېگەن ئاللاھنىڭ ئىلمىنىڭ كەڭلىكى، ئىرادىسىنىڭ ئومۇملۇقى، قۇدرىتىنىڭ كەڭرىلىكى، كائىناتتىكى ھەر قانداق بىر نەرسىنىڭ ئىلاھى ئىكەنلىكىگە ئىشىنىشتۇر. كائىناتتا يۈز بېرىۋاتقان ياكى سادىر بولۇۋاتقان ئىشلار ئىلگىرىكى پىلان، قەدىمقى تەدبىر، ھەممىنى بىلگۈچى، ھەممىدىن غالىب زاتنىڭ تەقدىر قىلىشىغا بىنائەن بولىدۇ.

## 123.سۇئال:قازا

قازا- ئاللاھنىڭ شۇ ئالدىنئالا بىلگىنى ۋە بەلگىلىگىنىگە ئاساسەن، كائىناتتا بولىدىغان بارلىق ھادىسىلەر ۋە ئىنسانلار تەرىپىدىن سادىر بولىدىغان ئىش - پائالىيەتلەرنى ۋۇجۇتقا چىقىرىشى دېمەكتۇر.

## 124.سۇئال: قازا ۋە قەدەرنىڭ مەنىسى

قازا ۋە قەدەرنىڭ مەنىسى - بەزى كىشىلەر چۈشەنگەندەك، ئاللاھنىڭ ئۆزى تەقدىر قىلغان نەرسىسگە بەندىلەرنى زورلىغانلىقى ئەمەس. بەلكى ئۇنىڭ ئەكسىچە، ئىنسان خالىغان ئىشنى قىلىش ياكى قىلماسلىقتا مۇتلەق ئەركىندۇر. ئاللاھ شۇڭا ئىنسانغا ھەرقانداق ئىشلارنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىشتە ئەركىن ئىرادە، خاھىشنى ۋە ئۇنىڭغا يېتەرلىك قابىلىيەتنى بەرگەن. بىرەر ئىشنى قىلىشتا ئەركىن بولالىغان ئادەم، ئۇنى تەرك ئېتىشتىمۇ ئەركىندۇر. ئاللاھنىڭ، بىرەر بەندىنىڭ كېلىچەكتە قىلىدىغان ئىشلىرىنى ئالدىنئالا بىلىپ ئۇنى شۇنداق تەقدىر قىلغانلىقى ۋە ئەمەلىيەتتە بۇ ئىشلارنىڭ ئاللاھنىڭ بىلگىنى ۋە بەلگىلىگىنى بويىچە ۋۇجۇتقا چىقىپ ئەمەلگە ئاشقانلىقى ئۇ بەندىنىڭ ئىرادىسى ۋە خاھىشىنىڭ سىرتىدا بولغان ئىش ئەمەس. بەلكى بەندىنىڭ ئىرادە ۋە خاھىشىغا ئاساسەن ئەمەلگە ئاشقان ئىش. چۈنكى ئىنساندا ھەر قانداق بىر ئىشنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىشتە ئەركىن ئىرادە بار.

## 125.سۇئال: قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؟

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىسلام دىنىدا ئىمان كەلتۈرۈشكە بۇيرۇلغان ئالتە ئىماننىڭ بىرىدۇر. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرمىگەن، ئىشەنمىگەن ئادەمنىڭ ئىمانى قوبۇل ئەمەس. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى 4 ھەقىقەتكە ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 - كائىناتتا بولۇپ تۇرغان ھەرقانداق پايدىلىق ھادىسىلەر، مەسىلەن: يامغۇرلارنىڭ يېغىشى، زىرائەتلەرنىڭ مول ھوسۇل بېرىشى، دەرەخلەرنىڭ مېۋە بېرىشى دۇنيادا يۈز بېرىپ تۇرغان ھەر قانداق زىيانلىق ھادىسلەر، مەسىلەن: يەر تەۋرەش، ۋابا، قورغاقچىلىق، سۇ ئاپىتى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ. بۇ ھادىسىلەرنى ۋە ئۇلارنىڭ سەۋەبلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ ياراتقاندۇر، دەپ ئىشىنىش.

2 - دۇنيادىكى ھەر قانداق ياخشىلىقلار، مەسىلەن: تىنچلىق، ئامانلىق، تەن ساقلىقى، خاتىرجەملىك، باياشاتلىق ۋە ئۇنىڭدىكى ھەر قانداق بەختسىزلىكلەر، مەسىلەن: ئۇرۇش، ئۆلۈم،

كېسەللىك، دەرت، جاپا ـ مۇشەققەتلەر ھەممىسى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ، بۇلارنى ۋە بۇلارنىڭ سەۋەبلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئاللاھ ئۆزى ياراتقان، دەپ ئىشىنىش.

3 ـ مەخلۇقاتلارنىڭ يۈرۈش ـ تورۇش، يېيىش ـ ئىچىش ۋە باشقا بارلىق ئىشلىرى پەقەت ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ. ئاللاھ بۇ ئىشلارنى يارىتىش بىلەن بىرگە ئىنسانلارغا ئۇلارنى قانداق يوسۇندا قوللىنىش ئىختىيارىنى ۋە قابىلىيىتىنى بەرگەن، دەپ ئىشىنىش.

4 ـ ئىنسانلارنىڭ قولىدىن كېلىدىغان ھەر قانداق ياخشىلىق ۋە يامانلىقنى تەقدىر قىلغۇچى ئاللاھدۇر. لېكىن بۇ ئىشلارنىڭ ھەرقايسىسىنى قىلىش ياكى تەرك ئېتىش ئىنسانلارنىڭ ئىختىيارىدا بولۇپ، بۇ ئىختىيارنى ئۇلارغا ئاللاھ بەرگەن، دەپ ئىشىنىش.

## 126.سۇئال:تەقدىرنىڭ مەيدانلىرى

تەقدىرنىڭ مەيدانلىرى ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ:

بىرىنچى:كائىناتتا يۈز بېرىۋاتقان ئىشلار: ئوربىتىلارنىڭ ئايلىنىشى، سەييارىلارنىڭ ھەركىتى، شامالنىڭ يۆنۈلۈشى، بۇلۇتلارنىڭ تىز سۈرئەتتە ھەرىكەت قىلىشى، يامغۇرنىڭ چۈشىشى، كېچە ـ كۈندۈزنىڭ ئالمىشىشى، زەررە چاغلىق نەرسىدىن تارتىپ ئالەم بوشلۇقىدىكى قۇياش سىستېمىسىغا قەدەر خىلمۇ- خىل ئۆسۈملۈك ۋە جانسىز نەرسىلەردە يۈز بېرىدىغان ئومۇمى كائىنات نىزامىغا ئالاقدار.

ئىككىنچى :يارىتىلىشىمىز ۋە ھاياتىمىزدىكى بىز ئارلىشالمايدىغان مەيدان: ئىنسانلارغا ئالاقدار بولغان مەيداندۇر؛ نېمە ئۈچۈن يارىتىلدۇق؟ نېمە ئۈچۈن ئىنسان سۈپىتىدە يارىتىلدۇق؟ نېمە ئۈچۈن بىرسى ئەر يەنە بىرسى قىز قىلىپ يارىتىلدۇق؟ نېمە ئۈچۈن بۇ ئۇيغۇردىن ئۇ ئەرەپتىن يارىتىلدى؟ نېمە ئۈچۈن بۇ بۇ يەردە ئۇ باشقا ئورۇندا ۋە باشقا ۋاقىتتا يارىتىلدى؟ نېمە ئۈچۈن بۇنىڭ رەڭگى ئاق يەنە بىرسىنىڭ قارا؟ نېمە ئۈچۈن بۇ زېرەك يەنە بىرسى گالۋاڭ؟ نېمە ئۈچۈن بۇنىڭ قەددى قامىتى ئۇزۇن ئۇنىڭ پاكار؟ نېمە ئۈچۈن بۇ 100 يىل ئۆمۈر كۆردى، يەنە بىرسى ياش تۇرۇپلا ئۆلۈپ كەتتى دېگەن ساھەدە ئىنسانلارنىڭ ھېچقانداق ئىرادىسى ياكى ئىختىيارلىقى بولمايدۇ!. بۇ سۇئاللارغا ئىلاھى ئىرادە ۋە ئىلاھى تەقدىردىن باشقا جاۋاپ يوق. ئاللاھ تائالا تەقدىر قىلىدۇ، خاس قىلىدۇ، تاللايدۇ ۋە ئىرادە قىلىدۇ.

ئۈچىنچى: ئىختىيارى ئىشلىرىمىز: ئىختىيارى ئىشلار مەيدانى؛ مۇباھ ۋە ئىتائەت ئىشلاردىن: يېمەك ـئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك، ناماز ئوقۇش، رامىزان تۇتۇش، جىھاد قىلىش، زاكات بېرىش، ئاللاھنى ئەسلەش، گۇناھ ئىشلاردىن: ئوغۇرلۇق قىلىش، پاھىشە قىلىش، ھاراق ئىچىش، جازانە بىلەن شۇغۇللىنىشقا ئوخشاش ئىنسان ئۆز كۆڭلىدە ئەركىن ئىرادە، ئىختىيارلىق ۋە ئىقتىدارىنى ھىس قىلىدىغان ئىشلار. دېمەك ئىنسان ئۆز كۆڭلىدە ئەركىنلىك ۋە ئىختىيارلىقنى ھىس قىلىدىغان مەيدانلار ئىختىيارى مەيدانلار قاتارىدىن ھىساپلىنىدۇ. بۇ مەيدانمۇ ناھايىتى كەڭرىدۇر. سىز بۇ ئىختىيارى مەيداندا قانداق ھەرىكەت قىلىسىڭىز بولىدۇ، توغرا يولدا ماڭامسىز ياكى خاتا يولدا ماڭامسىز ئۇ سىزدىكى ئىختىيار. بۇ مەيدان چەمبەرچەس يۇمىلاق دائىرىگە ئوخشايدۇ، بۇ مەيداندا قانداق قەدەم تاشلىسىڭىز سىز ھۆر. ئىنسانغا بېرىلگەن بۇ ھۆرلۈك مەيداندا مەجبۇرلاش دەيدىغان ئىشلار قەتئىي يۈز بەرمەيدۇ. ئۆزىمىزدە ئىختىيارلىق ۋە قۇدرەتنى ھىس قىلىۋاتقان بۇ ئىشلار ئاللاھنىڭ بىلىشى، ئىلگىرى يېزىپ قويۇشى، ئىرادىسى ۋە ئۈتكۈر قۇدرىتى بىلەن بولامدۇ؟ ئەمما ئاللاھ تائالانىڭ بۇ ئىشلارنى سادىر بولۇشتىن ئىلگىرى بىلىشى، ئۇنى لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىپ

قويـشى مۇسۇلمانلار ئارىسدا بىرلىككە كەلگەن مەسىلە.

## 127.سۇئال:تەقدىر ھەققىدىكى ئىختىلاپى مەسىلە

بىر پىكىرگە كىلەلمىگەن مەسىلە: ئىنسانلارنىڭ قىلىۋاتقان ئىشلىرى ئىنسانلارنىڭ ئۆز ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن بولامدۇ؟ ياكى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن بولامدۇ؟ ياكى ئاللاھ بىلەن ئىنسانلار ئارىسدا ئورتاق بولامدۇ؟ پەرۋەردىگارغا ئالاقىدار تەرىپى قايسى؟ ئىنسانلارغا ئالاقىدار تەرىپى قايسى؟ باشقىچە ئۇقۇم بىلەن ئېيتقاندا: ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ ھەممە ئىشلىرىنىڭ ئىتائەت ۋە گۇناھ بولۇشىنى ئىرادە قىلامدۇ؟ ئىنسانلارنىڭ قىلىۋاتقان ئىشلىرىنى ئاللاھ ياراتتىمۇ؟ ياكى ئىنسانلارنىڭ ئۆزلىرى ئىختىيارى بىلەن ياراتتىمۇ؟.

## 128.سۇئال: قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ شەكلى

1 ـ ئىنسانلارنىڭ بېشىغا كەلگەن كېسەللىك، دەرت ـ ئەلەم، بالايىئاپەت، يوقسۇللۇق ۋە جاپا ـ مۇشەققەتلەرنىڭ ھەممىنى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە ئىرادىسى بىلەن بولىدۇ، دەپ ئىشىنىش بىلەن بىرگە بۇلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن قولىدىن كەلگەن سەۋەبلەرنىڭ ھەممىنى قىلىش، ئاللاھقا ئۇلارنى كۆتۈرىۋېتىشىنى سوراپ دۇئا قىلىش ۋە بۇلارنىڭ سەۋەبىدىن (يەنى يۇقىرىقى كۆلپەتلەرنىڭ سەۋەبىدىن) تارتقان جاپالارنىڭ بەدىلىگە ئاللاھنىڭ ساۋاب بېرىدىغانلىقىغا ئىشىنىش ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر.

2 ـ ئىنسانلارغا يەتكەن كېسەللىك، ئاجىزلىق ۋە يوقسۇللۇقلارنى «ئاللاھنىڭ تەقدىرىغۇ» دەپ ئۇلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن سەۋەب قىلماسلىق چوڭ خاتالىقتۇر. چۈنكى ئاللاھ يۇقىرىقى كۆلپەتلەرنى ياراتقان بولسا، ئىنساندا ئەقىل بىلەن ئىرادىنىمۇ ياراتتى. ئىنساننىڭ ئاللاھ بەرگەن بۇ ئەقىل، ئىرادە بىلەن سەۋەب قىلىشىمۇ ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر.

3ـ كائىناتتا بولىدىغان ھەرقانداق ھادىسە، ئىنسانلارنىڭ قىلىدىغان ياخشىلىق ـ يامانلىق ھەرقانداق ئىشلىرى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدۇ. ئىنسان ھەرقانداق ئىشنى قىلىشتا ياكى قىلماسلىقتا ئاللاھ بەرگەن ئىختىيار بىلەن ئەركىندۇر. لېكىن ئاللاھ ياخشى ئىشلارغا رازىكى، يامان ئىشلارغا رازى ئەمەستۇر.

## 129.سۇئال: قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ھېكمىتى

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشى كائىنات ۋە ئۇنىڭدىكى بارلىق شەيئىلەرنىڭ ئەڭ كۆچلۈك بىر ئىلاھىي قانۇننىڭ ھىمايىسى ئاستىدا ھەرىكەت قىلىۋاتقانلىقىغا ۋە ھەممە ئىش ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدىغانلىقىغا چىن ئىشىنىدۇ. نەتىجىدە، ئۇنىڭ بېشىغا بىرەر بالا ـ قازا ياكى ئېغىر كۆلپەتلەر كەلسە ئاھ ئۇرۇپ ئۆزىنى يوقىتىپ قويمايدۇ، بىرەر مۇۋەپپەقىيەت قازانسا خوشاللىقتىن ئۆزىگە ئىشىنىپ كۆرەڭلەپ كەتمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ھەممىنى ئاللاھتىن دەپ بىلىدۇ. شۇڭا ئۇ، بالا ـ قازا يەتكەندە سەبىر قىلىدۇ، مۇۋەپپەقىيەت قازانغاندا ئاللاھقا شۈكۈر قىلىدۇ. ئىنسان مەغلۇبىيەتكە ئاھ ئۇرۇپ كەتمەيدىغان ۋە مۇۋەپپەقىيەتكە كۆرەڭلەپ كەتمەيدىغان دەرىجىگە يەتكەندە، ئۇ ھەقىقى پىشىپ يېتىلگەن بولىدۇ. ئىمان ئەنە شۇنداق ئېسىل ئەرلەرنى يارىتىدۇ.

## 130.سۇئال: قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ پايدىسى

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى ـ مۇسۇلمان بولۇشنىڭ شەرتى بولغان

6 ئىمانىنىڭ تولۇقلىنىشىدۇر. چۈنكى قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرمىگەن كىشى مۇسۇلمان بولالمايدۇ. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ باشقا پايدىلىرى تۆۋەندىكىچە:

1 ــ مەغپىرەت. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىنىڭ گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «مۇئمىنگە ئاغرىق، چارچاش، كېسەللىك، قايغۇ ـ ھەسرەت، ھەتتا كىچىك بىر غەم يەتسە، شۇنىڭ بەدىلىگە الله تائالا ئۇ مۇئمىنىنىڭ خاتالىقلىرىنى كەچۈرىدۇ.» (مۇسلىم 2573)

2 ــ ساۋابلىق. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىگە ساۋاب بېرىلىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «(بېشىغا كەلگەن زىيان ـ زەخمەت، مۇسىبەتلەرگە) سەبىر قىلغۇچىلارغا (جەننەت بىلەن) خۇشخەۋەر بەرگىن. ئۇلارغا بىرەر مۇسىبەت كەلگەن چاغدا ئۇلار "بىز ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز"دەيدۇ. ئەنە شۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ مەغپىرىتى ۋە رەھمىتىگە ئېرىشكۈچىلەردۇر. ئەنە شۇلار ھىدايەت تاپقۇچىلاردۇر» [بەقەر سۈرىسى 156 ـ 157 ـ ئايەتە].

3 ـ قانائەت ۋە كەڭ قورساقلىق. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشى قانائەتلىك ۋە كەڭ قورساق بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دەيدۇ: « پۇل ـ مالنىڭ كۆپ بولغىنى بايلىق ئەمەس، بەلكى نەپسىنىڭ قانائەتچان بولغىنى بايلىقتۇر. » (بۇخارى: 6446)

4 ــ شجائەت. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشى ھەر قانداق بىر قىيىنچىلىققا شجائەت بىلەن تاقابىل كېلىدۇ، ئۆزىنىڭ ھەق ـ ھوقۇقىنى قوغداش يولىدا ئاللاھنىڭ غەيرىدىن قورقمايدۇ. چۈنكى ئۇ، ئەجەل ئاللاھنىڭ ئىلكىدە ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىدۇ ـ دە، باشقىلارنىڭ قولىدىن كېلىدىغان خەۋپ ـ خەتەر ۋە زىيان ـ زەخمەتلەردىن قورقۇپ قالمايدۇ.

5 ــ سەۋرچانلىق. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈگەن كىشى سەۋرچان بولىدۇ، ئۆتكەنلەرگە ھەسرەت ـ نادامەت چەكمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ھەممە ئىشنىڭ ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە قازاسى بىلەن بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىدۇ.

6 ــ ئۈمىدۋارلىق. قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرگەن كىشىنىڭ كۆڭلى خاتىرجەم ۋە روھى ئۈمىدۋار بولىدۇ. چۈنكى بۇنداق كىشىلەر ھەر قانداق قىيىنچىلىقتىن كېيىن ئوڭايلىقنىڭ بارلىقىغا، باشقا كەلگەن مۇسىبەت، جاپا ـ مۇشەققەتلەرنىڭ بەدىلىگە ساۋابىنىڭ بارلىقىغا ئىشىنىدۇ ـ دە، ئوڭۇشسىزلىقلارغا، كۆلپەتلەرگە ۋە چوڭ قولدىن بېرىشلەرگە ئۇچرىغاندىمۇ، ئاھ ئۇرۇپ ئۆزلىرىنى يوقىتىپ قويمايدۇ. بەلكى ئۈمىد بىلەن تەمكىن ھالدا خاتىرجەم ئۆمۈر سۈرىدۇ.

## 131.سۇئال: ئىختىيارلىق بىلەن مەجبۇرى ئارىسىدىكى ئىنسان

ئىنسان قىلىۋاتقان ئىشلىرىدا ئىختىيارىمۇ ياكى مەجبۇرمۇ؟ دېگەن سۇئال توغرىسىدا پەلسەپىچىلەر ۋە دىنلارنىڭ كۆز قارىشى خىلمۇ- خىل بولماقتا. بۇ سۇئال پەلسەپە ياكى دىن ساھەسىدە ئىنساننى ھەيرەتكە سالماقتا، ئىزدەنگۈچىلەرنى ئىككىلەندۈرمەكتە، ھەر ساھەدىكى كىشىلەرنى بۈگۈنگە قەدەر مەشغۇل قىلماقتا.

بۇ جەھەتتە نورمال يول تۇتقۇچىلار " ئەھل سۈننە " كۆز قارشىدىكىلەر بولۇپ ئۇلارنىڭ كۆز قارشى مۇنداق:

1- بىز ئەقىل ۋە ھىسسى ئەزالىرىمىزنىڭ زۆرۈرلىكىنى بىلىمىز. بىز ئىرادە ۋە ئىقتىدارىمىزغا تايىنىپ ئىختىيارى ئىشلارنى قىلالايمىز، ئوڭ تەرەپكە ھەركەتلەنمەكچى بولساق، بۇ ھەركىتىمىز

سول تەرەپكە بولۇپ قالمايدۇ، نان يېيىشنى ئىرادە قىلساق توپا يەپ سالمايمىز، مەسجىدكە بارماقچى بولساق هاراقخانىغا بېرىپ قالمايمىز، بىز شوتىدىن چىقىۋاتقان كىشى بىلەن تۆيۈقسىز يىقىلىپ چۈشۈپ كەتكەن كىشىنىڭ هەركىتى ئارسىدىكى پەرقنى بىلىمىز، بىرىنچىسى ( يەنى چىققۇچى) هەركىتىدە ئىختىيارى، ئىككىنچىسى ئىختىيارى ئەمەس.

2ـ ئاللاھ تائالا بىزدە ئىرادە ۋە قۇدرەت دېگەن نەرسىنى ياراتتى، بىز ئۇ ئىككى نەرسە بىلەن ئىشلىرىمىزنى ئورۇندىيالايمىز، بىزدىكى ئىرادە ۋە قۇدرەت بىزنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مەسئۇلىيەتكە تارتىلىشىمىزنىڭ ئاساسى، مۇكاپات بىلەن جازا مۇشۇنىڭغا ئالاقىداردۇر.

3ـ يۇقىرىدا دېگىنىمىز، ئاللاھ تائالا هەممە نەرسىنى ياراتقۇچى، كائىناتتىكى هەر بىر نەرسە ئاللاھنىڭ قۇدرىتى ۋە ئىرادىسى بىلەن يارتىلغان دېگەن سۆزگە زىت كەلمەيدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنساننى، ئىنساندىكى كۈچ ـقۇۋۋەت، ماددى ۋە مەنىۋى سۈپەتلەرنى ياراتقۇچىدۇر.

4ـ بۇ ئېتىبار بىلەن ئىنسان ئۆزىنىڭ ئىشلىرىنى ئۆز ئىختىيارى، ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن پەيدا قىلغاندەك، ئاللاھ ئىنسانلارنىڭ ئىشلىرىنى ياراتقۇچى دېيەلەيمىز. چۈنكى ئاللاھنىڭ قانۇنى نەرسىلەرنى سەۋەپ ۋە ۋاستىلار ئارقىلىق يارتىشتۇر، بۇ سەۋەپلەرنىڭ قاتارىدىن ئاللاھنىڭ ئىنساندا ياراتقان قۇدرەت، ئىرادە ۋە ئىختىيارلىقىدۇر.

## 132.سۇئال: ئىنساندىكى ئىختىيارلىق بىلەن مەجبۇرلۇق توغرىسىدا قۇرئان كەرىمنىڭ بايانى

1ـ قۇرئان كەرىم ۋە هەدىس شەرىف يۈز نەچچىلىگەن بايانلىرىدا ئىشلارنى ئىنسانغا نىسبەت بەردى. " ئەمەل قىلىدۇ، ئىبادەت قىلىدۇ، جىهاد قىلىدۇ، ئىشىنىدۇ، كاپىر بولىدۇ، ئىسلاھ قىلىدۇ، بۇزىدۇ".

2ـ دۇنيا ـئاخىرەتتە ياخشىلىققا ئىرىشىش ياكى دۇنيا ـ ئاخىرەتتە جازاغا ئۇچراش ئىنساننىڭ قىلغان ئىشلىرىغا مۇناسىۋەتلىك. نەتىجە سەۋەپكە ئالاقىدار. ئەگەر ئىنسان ئىختىيارى ئىشلىرىنى ئۆزى قىلغۇچى بولمىسا ئاللاھ ئۇنى هىساپقا تارتمايدۇ ۋە جازالىمايدۇ. كىم ئاللاھ تائالانى ئىنساننىڭ ئىرادىسى، قۇدرىتى ياكى تەسىرى يوق ئىشلاردا ئازاپلايدۇ دەپ گۇمان قىلسا خاتالاشقان بولىدۇ.

3ـ قۇرئان كەرىم ئىنساننىڭ تاللايدىغان، تەرجىھ قىلالايدىغان ئىرادىسى ( يەنى بىرىسىنى يەنە بىرىسىدىن كۈچلۈك دەپ قارايدىغان ئىرادىسى) ۋە ئىختىيارىنىڭ بارلىقى، شۇنداقلا بىر ئىش قىلالايدىغان ۋە تەسىر كۆرستەلەيدىغان كۈچ ـ قۇۋۋىتىنىڭ بارلىقىنى ئىسپاتلىدى. بىراق بۇ كۈچ ـ قۇۋۋەت ۋە ئىرادە ئاللاھ تائالانىڭ قۇدرىتى ۋە ئىرادىسىدىن ئېلىنغان، بۇ ئىككى نەرسە ئاللاھ تائالادىن مۇستەقىل ئەمەس.

## 133.سۇئال: ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دېگۈچىلەرنىڭ، ئىلاھنىڭ بىلىشىنىڭ ئىلگىرىلىكى توغرىسىدا گۇمانى كۆز قارىشى

ئىنساندىن يۈز بېرىدىغان ياكى يۈز بەرمەيدىغان ئىشنى ئىلاهى بىلىشنىڭ ئىلگىرى بولۇشى (يەنى ئاللاھنىڭ ئاللىبۇرۇن بىلىشى) ئىنساننىڭ ئىختىيارلىقىنى يوقۇتۇپ قويىدۇ دەپ قارايدۇ. بۇ شەك بىرقانچە تەرەپتىن ئورۇنسىز:

1ـ ئاللاھ تائالا ئىشلارنى ئۆز هالىتى بويىچە بىلىدۇ. يەنى بىر ئىنساننىڭ بۇ گۇناهنى ئۆز ئىرادىسى ۋە ئىختىيارلىقى بىلەن قىلىدىغانلىقىنى بىلىدۇ. ئۇ ئىش ئاللاھنىڭ بىلىشىگە قارىتا يۈز

بىرىدۇ.

2 ـ "بىلىش" پەقەتلا ئېچىپ بېرىدىغان سۈپەتتۇر. ئۇ تەسىر كۆرسەتكۈچى ئامىل ئەمەس، تەسىر كۆرسەتكۈچى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە قۇدرىتىدۇر. " بىلىش" بولسا مەلۇماتلارنىڭ ھەقىقىتىنى ئېچىپ بېرىدۇ. ئۇ بىر نەرسىنىڭ ھەقىقىتىنى ئۆز ئەينى ئەكس ئەتتۈرۈپ بېرىدىغان ئەينەككە ئوخشايدۇ. " بىلىش" بىر نەسىنى پەيدا قىلمايدۇ.

3ـ ئەگەر بىر ئىشنىڭ يۈز بېرشىنى ياكى يۈز بەرمەسلىكىنى ئالدىنئالا بىلىش بىر ئىشنىڭ مەجبۇرى بولۇشىنى تەقەززا قىلىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئاللاھ تائالا ئۆز ئىشلىرىغا مەجبۇرلانغۇچى بولۇپ قالاتتى. چۈنكى ھەر قانداق ئىش ئاللاھقا نىسبەتەن مەلۇمدۇر. بىراق ئاللاھ تائالا بارلىق ئىشلىرىدا ئىختىياردۇر.

**134.سۇئال: ئەگەر ئىنساننىڭ ئىختىيارى ئىشلاردا ئىرادىسى بولىدىغان بولسا بۇ ئىرادىنىڭ ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن قانداق ئالاقىسى بار؟**

ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بولىدۇ، ئىنساننىڭ كۈچ قۇۋۋىتى ئاللاھنىڭ قۇدرەت يارتىپ بېرىشى بىلەن بولىدۇ.

يوقارقى گېپىمىزگە رېئاللىق شاھىد بولالايدۇ. ئىنسان ئىختىيارى ئىشلىرىدا ئۆزىدە ئىرادىنىڭ بارلىقىنى ھىس قىلىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئىشنى قىلىشقا نىيەت قىلىدۇ، ئۇ ئىشلارنى دەسلەپتە ئويلايدۇ، نەتىجىسىنى ئەقلى بىلەن ئۆلچەيدۇ، ئاندىن كېيىن قىلىشقا ياكى قىلماسلىققا ئىرادە باغلايدۇ. ئەگەر قىلىشنى ئىرادە قىلىپ قالسا ئىختىيارى ھالەتتە قەدەم باسىدۇ، خالىماي قالسا بۇ ئىشتىن يۈز ئۆرۈيدۇ. شۇنداق تۇرۇغلۇق بەزىدە ئۆزى قىزىقىۋاتقان بىر ئىش توغۇرلۇق كۆڭلىدە ئۇشتۇمتۇت ئۆزگىرىش پەيدا بولىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىرادىسىنى ئۆزگەرتىپ، كۆز قارشىنى باشقا تەرەپكە بۇرايدۇ.

ئىنساننىڭ ئىرادىسىنى ئىنساننىڭ چەكلىك قۇدرىتى ۋە كەمتۈك تاقىتى دائىرىگە ئېلىپ تۇرىدۇ، ئىنسان قانچىلىغان نەرسىنى ئىرادە قىلىدۇ، ھەرىكەت قىلىدۇ، بىراق رېئاللىققا ئاشماي قالىدۇ، قانچىلىغان نەرسىلەر ئىنسان ئويلىغاننىڭ ئەكسىچە يۈز بېرىدۇ. قانچىلىغان نەرسىلەر ئىرادە قىلمىسىمۇ يۈز بېرىدۇ. ئۇ ياخشى كۆرىدىغان قانچىلىغان نەرسىلەر جاپا تارتمىسىمۇ يۈگۈرۈپ كىلىدۇ.

دىمەك ئىنساندا خۇسۇسى ئىرادە ۋە ئىختىيارلىق بار، بىراق ئۇ ئىرادە ۋە ئىختىيارلىق ئاللاھنىڭ ئىرادىسىدىن ئېلىنغان، ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئاللاھنىڭ ئىرادىسىدىن مۇستەقىل ئەمەس. ئىلاھى ئىرادە بىلەن ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئارلىقىدا نورغۇن پەرق بار:

ئىنساننىڭ ئىرادىسى مەخلۇق، ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ياراتقۇچى؛

ئىنساننىڭ ئىرادىسى ئەگەشكۈچى ئىرادە، ئاللاھنىڭ مۇستەقىل ئىرادە؛

ئىنساننىڭ چەكلىك ئىرادە، ئاللاھنىڭ مۇتلەق ئىرادە؛

ئىنساننىڭ كەمتۈك ئىرادە، ئاللاھنىڭ تولۇق ئىرادىدۇر.

**135.سۇئال: ئىنساننىڭ قۇدرىتى ئىشلارنىڭ يۈز بېرشىدە تەسىر كۆرستەلەمدۇ ياكى تەسىر كۆرستەلمەمدۇ؟**

ئەگەر ئىنساننىڭ قۇدرىتى تەسىر كۆرستەلەيدۇ دىيىلسە، ئۇ چاغدا ئاللاھنىڭ قۇدرىتى بىلەن ئىنساننىڭ قۇدرىتىنى ئىسپاتلاپ قويۇش بىلەن شېرىك كەلتۈرۈش ھالىتى يۈز بېرىدۇ. ئەگەر

ئىنساننىڭ قۇدرىتى تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ دېسەك ئىنسان ئىختىيارسىز مەجبۇرى بولۇپ قالىدۇ دېگەن سۇئالدا كۆپلىگەن كىشلەر ھەيران بولۇپ تۇرىدۇ.

بىز دەيمىزكى: ئىشنىڭ يوقلۇقتىن بارلىققا كىلىشى ئاللاھنىڭ ئىنساندا ئورۇنلاشتۇرغان كۈچ قۇدرىتىنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق يارتىلغان. يەنى بارلىق نەتىجە ۋە مەخلۇقلارنى سەۋەپ ۋە ۋاستە ئارقىلىق ياراتقاندەك، ئىنساندىكى كۈچ- قۇدرەت ئاللاھنىڭ ئۇ ئىشنى يارتىشتىكى سەۋەبى ۋە ۋاستىسى بولىدۇ دېگەنلىكتۇر.

ئىنساننىڭ قۇدرىتىغا تەسىر كۆرسىتىش سۈپىتىنى قوشقانلىق شېرىك كەلتۈرگەنلىك ئەمەس، بولمىسا بارلىق سەۋەپلەرنى ئىسپاتلاش شېرىك ھىساپلىنىپ قالىدۇ.

**136.سۇئال: ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دىگەن ئەقىدىنىڭ زىينى**

ئىنسان ھۆر، ئىرادە قىلغۇچى، كۈچ- قۇۋۋەتكە ئىگە، پائالىيەتچان مەخلۇق. ئىنساننى مۇشۇنداق سۈپەتتە ياراتقۇچى ئاللاھدۇر. ئۇنداقتا ئىنساننىڭ پائالىيەتچانلىغى بىلەن ئاللاھنىڭ ئومۇمىيۈزلۈك پائالىيەتچانلىغى( قىلغۇچى) ئىكەنلىكى ئوتتۇرسىدا زىددىيەت يوق.

ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دېگەن خاتا ئەقىدە بىرەر جەمىيەتتە تارقىلىپ كەتسە، تەبئىي ھالەتتە ھۆكۈمران كۈچلەرگە خىزمەت قىلىدۇ، ئۇنىڭغا خەلقلەرنى بويسۇندۇرۇپ بېرىدۇ، خەلقنى سۇسلاشتۇرۇپ بوشاشتۇرۋېتىدۇ. "تەقدىر مۇشۇنداق ئىكەن، نەسىبىمىز مۇشۇنداق ئوخشايدۇ"! دەيدىغان خاتا ئاڭنى تارقىتىدۇ.

ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دەيدىغان خاتا ئەقىدە، كىشلەردە رىئاللىققا بويسۇنۇش، ئەمەلىيەتتە يۈز بەرگەن خورلۇققا تەسلىم بولۇش ئېڭىنى تارقىتىدۇ. بۇ ئەقىدىدىكى كىشلەر ئۆزگىرىشكە ياكى ئۆزگەرتىشكە ئۇرۇنمايدۇ ياكى قارشى تۇرۇشقا كەسكىن ئىرادە باغلىمايدۇ. ئىنساندا ئىرادە ۋە قۇدرەت بار دەپ قارىغان كىشى ئۆزگەرتىدۇ ۋە قارشى تۇرىدۇ. ئەمما ئۆزىنى تەقدىر شامال قوزغىغاندا ئۇچۇپ كىتىدىغان پەي دەپ قارايدىغان كىشىدە پاساتچىلىققا قارشى تۇرۇش ئىرادىسى ياكى خورلۇقنى ئۆزگەرتىشكە ئۇرۇنۇش ئىرادىسى تېپىلمايدۇ.

بىز نېمە ئىش قىلالايتۇق دېگەن پەتۋانى پەيدا قىلىپ، ئاجىزلىق، ھورۇنلۇق، قورقۇنچاقلىق ۋە مەسئۇلىيەتتىن قېچىش بىلەن كىشلەر ئۆزلىرىنىڭ مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىش ئاۋارىچىلىقىدىن ئارام تاپتۇرىدۇ.

**137.سۇئال: ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دىگەن ئەقىدىگە قانداق قاراش كىرەك؟**

بىلىملىك ۋە مەدەنىيەتلىك كىشلەر، مۇسۇلمانلار ئارسىدا تارقىلىپ كەتكەن "ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق، ئىنسان مەجبۇرى قانۇن نىزام ئاستىدا ياشايدۇ" دېگەن خاتا ئەقىدىگە قارشى تۇرماق لازىم. بۇ خاتا ئەقىدە ئىنساندىكى ئىجادىيەت روھى، قاراملىق روھىنى ئۆلتۈرىدۇ، ئىنساندا تۆۋەن شارائىت بىلەن رازى بولۇش ئېڭىنى پەيدا قىلىپ ، يۇقرىغا ئىنتىلىش روھىنى يوقتۇۋېتىدۇ.

ئىنسانغا ئىختىيارلىق بەرمەيدىغان، مەجبۇرى نىزام ئاستىدا ياشاشقا ئۈندەيدىغان ھەر قانداق خاتا ئېقىمغا قارشى چىقماق لازىم. ئىنساننىڭ ئەركىن، ھۆر، كۈچ ـ قۇۋۋەتكە ئىگە، ئىختىيارلىق ھوقۇقى بار مەسئۇل مەخلۇق ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ شامالدا ئۇچۇپ كىتىدىغان پەي ئەمەسلىكىنى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئۇنىڭ قىلغان ئىشلىرىدىن باشقىسىنىڭ پايدا يەتكۈزەلمەيدىغانلىقىنى ئىلان قىلىش ئۈچۈن، ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق، ئۇ شۇ ئىشلارنى قىلىشقا مەجبۇر دەيدىغان خاتا ئەقىدىنى رەت قىلىشىمىز لازىم. ئاللاھ قۇرئاندا: «ئىنسان پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنىڭ

نەتجىسىنى كۆرىدۇ» دەيدۇ، (سۈرە نەجم- 39- ئايەت).

## 138.سۇئال: ئاللاھنىڭ بەندىلىرىنى ھىدايەت قىلىشى ياكى ئازغۇن قىلىشى

بەندىلەرنى توغرا يولغا ھىدايەت قىلىش ياكى ئۇنىڭدىن ئازدۇرىۋېتىش ئاللاھتىندۇر. ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم ئۇنىڭ ئىزنىسىز ھىدايەت قىلالمايدۇ ۋە ئازدۇرالمايدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « ئۆزىنىڭ يامان ئەمەلى چىرايلىق كۆرسىتىلگەن، شۇنىڭ بىلەن ئۇنى چىرايلىق ھېسابلىغان كىشى (ھىدايەت تاپقان كىشى بىلەن ئوخشاشمۇ؟) الله ھەقىقەتەن خالىغان كىشىنى گۇمراھ قىلىدۇ (خالىغان كىشىنى ھىدايەت قىلىدۇ). شۇڭا سەن ئۇلار ئۈچۈن (يەنى ئىمان ئېيتمىغانلىقلىرى ئۈچۈن) قايغۇرۇپ ئۆزۈڭنى ھالاك قىلىۋالمىغىن، الله ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر » [فاتىر سۈرىسى 8 - ئايەت]. بۇنىڭغا ئاساسەن، شەيتانلارنىڭ ئىنسانلارنى ئازدۇرۇشى پەقەت ئاللاھنىڭ تەقدىرى ۋە ئىزنى بىلەن بولغان بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ قانداقلا بىر ئادەمنى ھىدايەت قىلىشنى خالىسا ئۇنىڭ قەلبىنى توغرا يولغا يېتەكلەيدۇ. بۇ ئارقىلىق ئۇ ھىدايەت تاپىدۇ. ئاللاھ قانداقلا ئادەمنىڭ ئازغۇن بولۇشىنى خالىسا ئۇنىڭغا شەيتانلارنى مۇسەللەت قىلىدۇ - دە، شەيتانلار ئۇنىڭغا ئۇنىڭ يامان ئىشلىرىنى ياخشى كۆرسىتىش ئارقىلىق ئۇنى ئازدۇرۇپ كېتىدۇ. نەتىجىدە ھىدايەت قىلىش ۋە ئازدۇرۇش ئاللاھتىن بولغان بولىدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى مېھرىبان ئاللاھنى ياد ئېتىشتىن (يەنى قۇرئاندىن) يۈز ئۆرۈيدىكەن، بىز ئۇنىڭغا شەيتاننى مۇسەللەت قىلىمىز، شەيتان ئۇنىڭغا ھەمراھ بولىدۇ. شۈبھىسىزكى، شەيتان ئۇلارنى توغرا يولدىن توسىدۇ» [زۇخرۇپ سۈرىسى 36 - 37 - ئايەتلەر].

## 139.سۇئال: ھىدايەتنىڭ تۈرى

قۇرئان كەرىمنىڭ ئىستېمالى بويىچە، ھىدايەت ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ: بىرى يول كۆرسىتىش مەنىسىدىكى ھىدايەت، يەنە بىرى مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرۈش مەنىسىدىكى ھىدايەت. ئالدىنقىسى، سىز يول سورىغان كىشىنىڭ سىزگە سىز بارماقچى بولغان جايغا ئېلىپ بارىدىغان تۈز يولنى ئېنىق شەرھلەپ كۆرسىتىپ قويغىنىغا، كېيىنكىسى، ئۇنىڭ سىزنىڭ قولىڭىزدىن تۇتۇپ، سىز بارماقچى بولغان جاي ئەگەر يىراق بولسا ماشىنىسىغا ئولتۇرغۇزۇپ، سىزنى شۇ جايغا ئاپىرىپ قويغىنىغا ئوخشاشتۇر.

پەيغەمبەرلەرنىڭ ۋەزىپىسى كىشىلەرگە جەننەتنىڭ يولىنى كۆرسىتىپ بېرىپ، ئۇلارنى شۇ يولغا چاقىرىشتىن ئىبارەت. ئاللاھ بۇمەنىنى ئىپادىلىگەن ھالدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « شۇنىڭدەك (يەنى باشقا پەيغەمبەرلەرگە ۋەھيى قىلغاندەك) ئەمرىمىز بويىچە ساڭا قۇرئاننى ۋەھيى قىلدۇق، سەن (ۋەھيىدىن ئىلگىرى) قۇرئاننىڭ ۋە ئىماننىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى ئۇقمايتتىڭ، لېكىن بىز قۇرئاننى بىر نۇر قىلدۇقكى، ئۇنىڭ بىلەن بەندىلىرىمىزدىن خالىغان كىشىلەرنى ھىدايەت قىلىمىز. شەك - شۈبھىسىزكى سەن توغرا يولغا باشلايسەن » [ شۇرا سۈرىسى 52 - ئايەت]. ئەمما مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرۈش مەنىسىدىكى ھىدايەت ئاللاھتىن باشقىسىنىڭ قولىدىن كەلمەيدۇ. بۇھەقتە ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «شۈبھىسىزكى، سەن خالىغان ئادىمىڭنى ھىدايەت قىلالمايسەن، لېكىن ئاللاھ خالىغان ئادەمنى ھىدايەت قىلىدۇ، ئاللاھ ھىدايەت تاپقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ» [قەسەس سۈرىسى 56- ئايەت]. ھازىر بىز توختىلىۋاتقان ھىدايەت پەقەت ئاللاھنىڭلا قولىدىن كېلىدىغان، مۇۋەپپەقىيەتكە ئېرىشتۈرۈش مەنىسىدىكى ھىدايەتتۇر.

**140.سۇئال: ئاللاھ بەندىلىرىنى قانداق ھىدايەت قىلىدۇ ۋە قانداق ئازدۇرىدۇ؟**

ئاللاھ توغرا يولغا ھىدايەت تېپىشنى خالىغان كىشىنى ئۇنىڭغا ھىدايەت قىلىش بىلەن بىرگە ئۇ كىشىگە توغرا يول تېپىشنىڭ ۋاسىتىلىرىنى ئوڭايلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. چۈنكى « ئاللاھ ھىدايەت تاپقۇچىلارنى ئوبدان بىلىدۇ» ھىدايەتنى خالىماي ئازغۇنلۇقنى ئۆزىگە راۋا كۆرگەن كىشىگە، ئاللاھ ئازغۇنلۇقنى نېسىپ قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭ يوللىرىنى ئوڭايلاشتۇرۇپ بېرىدۇ.

چۈنكى توغرا يولغا ھىدايەت تېپىش پەقەت ياخشى نىيەت ۋە ياخشى ئەمەللەرنىڭ نەتىجىسىدۇر. ئاللاھنىڭ بىر ئادەمنى توغرا يولغا ھىدايەت قىلغانلىقى ئۇ كىشىگە ئەڭ كاتتا نېمەت ئاتا قىلغانلىقىدۇر. دۇنيادا توغرا يولغا ھىدايەت تېپىشتىن زور ئۇتۇق يوقتۇر. ئاللاھنىڭ بۇ كاتتا نېمىتى ھەرگىزمۇ ئۇنىڭغا ئىنتىلمەستىن، ئارزۇ قىلىنماستىن ۋە سورالماستىن بېرىلمەيدۇ. شۇڭا، ئاللاھ، گۇناھلىرىغا تەۋبە قىلىپ ئاللاھنىڭ يولىغا ئەگەشكۈچىلەرنى ھىدايەت قىلىدۇ. ئاللاھ، توغرا يولغا ھىدايەت تېپىشنى خالىماي، ئۆزلىرىنىڭ قىڭغىر يوللىرىغا رازى بولۇپ، دىندىن ئۆزاقلاشقۇچىلارنى ھىدايەت قىلمايدىغانلىقى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: «كىمكى ئۆزىگە توغرا يول ئېنىق بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەرگە(يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە) مۇخالىپەتچىلىك قىلىدىكەن، مۆئمىنلەرنىڭ يولىدىن غەيرىگە ئەگىشىدىكەن، ئۇنى ئۆز يولىغا قويۇپ بېرىمىز، جەھەننەم نېمە دېگەن يامان جاي!» [نىسا سۈرىسى 115ـ ئايەت].

## 141.سۇئال:تەقدىر مەسىلىسىدە چېكىدىن ئاشۇرۋېتىش ۋە بىخەستەلىك قىلىشنىڭ پەيدا بولۇشى

تەقدىر مەسىلىسىدە خىلمۇ- خىل پىرقىلەرنىڭ ئەقىدىسىگە كىرگەن چېكىدىن ئېشىش ۋە بىخەستەلىك قىلىشتىن ئىبارەت بۇرۇلۇش تۆۋەندىكى تۆت ئامىل سەۋەبىدىن يۈز بەرگەن:

1) ئىلاھى سۈپەتلەرگە بولغان كۆز قاراشنىڭ تارلىقى: چېكىدىن ئاشۇرۋېتىش ۋە بىخەستەلىك قىلىشنىڭ بىرىنچى ئىسپاتلىرىدىن بىرىسى ئاللاھ تائالانىڭ سۈپەتلىرىگە تار كۆز قاراش بىلەن قاراشتا كۆرۈنىدۇ. چۈنكى ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دەپ قارىغۇچىلار؛ ئاللاھ تائالانىڭ ئىرادىسىنىڭ ئومۇملىقى، قۇدرىتىنىڭ ئومۇملىقى، مۈلكىنىڭ كاتتىلىقى، ئىلاھلىقىنىڭ مۇكەممەللىكى، كائىناتتىكى ھەر بىر نەرسىنى كونترول قىلىپ تۇرغۇچى ئىكەنلىكى، ھەر بىر نەرسىنىڭ ياراتقۇچىسى، ھەر بىر نەرسىنى تەقدىر قىلغۇچى، ھەر بىر نەرسىنى پىلانلىغۇچى ئىكەنلىكىگە قارىدى.

بۇ نۇقتىدىن ئۇلار ئاللاھنىڭ مۈلكىدە ئاللاھنىڭ ئىرادىسىسىز ۋە بىۋاستە قۇدرىتىسىز بىرەر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىنى يىراق ساندى. ئىنسانلار قىلىۋاتقان ئىشلارنىڭ ھەممىسى ـ گەرچە ئىنسانلارغا كۆچمە مەنىسىدە نىسبەت بېرىلسىمۇ ـ ئەمەلىيەتتە ئاللاھنىڭ ئىشىدۇر دەپ قاراشتى. بىراق بۇلار ئاللاھنىڭ مۇكەممەل ئادىللىق، تولۇق ھىكمەت ۋە كەڭرى رەھمەت ئىگىسىدىن ئىبارەت ئاللاھنىڭ سۈپەتلىرىدىن بولغان موھىم بىر تەرىپىگە دىققەت قىلىشمىدى. ئاللاھ تائالا قانداقمۇ ئۆزى قىلغان، ئىنسانلار قىلمىغان ئىشلار بىلەن ئىنساننى مەسئۇلىيەتلىككە تارتسۇن؟ ئىنسانلار قىلمىغان ئىشلارغا قانداقمۇ ئۇلارنى ئەيىپلىسۇن؟ بۇلارنىڭ كۆز قارىشى بويىچە بولغاندا ئىنسان تەقدىر قولىدىكى سايماندىن باشقا نەرسە ئەمەس.

ئىنساندا مۇتلەق ئىختىيارلىق بار دەپ قارىغۇچىلار: بۇلار ئاللاھنىڭ ئادىللىقى، ھېچ بىر مەخلۇققا زۇلۇم قىلمايدىغانلىقى، ھېچ بىر مەخلۇقنى قىلمىغان بىر ئىش بىلەن

جازالمايدىغانلىقى، ئاللاھنىڭ ئەھمىيەتسىز بىر ئىشقا بۇيرۇپ توسمايدىغانلىقى، ئىنسانلار قىلىۋاتقان ئىشلارنى ئاللاھنىڭ يارىتىشىنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكى، ئىنسانلاردىن سادىر بولۇۋاتقان گۇناھ ۋە خاتالىقلارنىڭ ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە ئاللاھ تەرىپىدىن سادىر بولۇشىنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىك تەرىپىگە قاراشتى. چۈنكى ئاللاھنىڭ قەبىھ ئىشلارنى تەقدىر قىلىش ۋە ئىرادە قىلىشتىن ئادىل، ھىكمەتلىك ۋە رەھىمدىل ئىكەنلىك تەرىپىگە قاراشتى.

بۇ خىل كۆز قاراشتىكىلەر، ئەگەر بىز ئاللاھ تائالاغا نىسبەتەن مۇتلەق ئىرادە، تولۇق قۇدرەتنى ئىسپاتلاپ قويساق، ئۇ ۋاقتىدا ئاللاھ تائالانىڭ ئادالىتى ۋە ھىكمىتىنى كەمستكەن بولىمىز دەپ قارايدۇ. چۈنكى ئىنسان بۇلارنىڭ نەزىرىدە ئىتائەت ۋە جىنايەت (يەنى ياخشىلىق ۋە يامانلىق)نى ياراتقۇچىدۇر، ئاللاھ تائالا بۇنىمۇ ياراتمىغان، ئۇنىمۇ ياراتمىغان ۋە ھېچ بىرسىنى ئىرادە قىلمىغان.

بۇلارنىڭ كۆز قارشىدا ئاللاھ تائالا مۆئمىن بەندىللىرىگە دۇنيادا نىئمەت ئاتا قىلغان بولسا كاپىرلارغىمۇ ئوخشاش ئاتا قىلغان. چۈنكى ئاللاھ ئىنسانلارغا پەيغەمبەر ئەۋەتتى، ئىش قىلىش ئىمكانىيىتىنى يارىتىپ بەردى، بۇنىڭ ئۆزى ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئىش قىلدى. ئاۋۇ ئۆز ئىختىيارى بىلەن كاپىر بولۇپ يامان ئىش قىلدى، ئاللاھ ئىماننى بۇنىڭغا ۋە ئۇنىڭغا سۆيۈملۈك قىلغان ۋە كۇفرلىق، پاسىقلىق، گۇنا ئىشلارنى يامان كۆرسەتكەن ئىدى. بىراق مۆئمىنلەر ئاللاھ يامان كۆرسەتكەن نەرسىنى يامان كۆردى، كاپىرلار بولسا ئەكسىچە ئىش ئېلىپ باردى.

بۇ ئارقىلىق بۇ خىل كۆز قاراشتىكى كىشلەر ئاللاھنى بىر تەرەپتە ئاقلاپ، مۇتلەق ئىرادە، قۇدرەت ۋە يارىتىش تەرەپتىن سەل قارىدى.

ئىنساندا ئىختىيارلىق يوق دىگۈچىلەر؛ ئاللاھنىڭ مۇلكىنىڭ مۇكەممەللىك سۈپىتىگە قاراشتى. مۇتلەق ئىختىيارلىق بار دىگۈچىلەر؛ ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇق ۋە ماختاشقا سازاۋەرلىك سۈپىتىگە قاراشتى. ئەمەلىيەتتە: ئاللاھ تائالاغا پادىشاھلىق ۋە ماختاش مەنسۇپتۇر.

2) ئىنساننىڭ ئۆزىگە بولغان كۆز قارشىنىڭ تارلىقى: بۇ ئامىل بىرىنچى ئامىلغا مۇناسىۋەتلىك، چۈنكى كائىناتتا ئىككى خىل كۆرۈنۈش بار:

(1) قىلغۇچى، ھەرگىز تەسىرلىنىپ قالمايدۇ، ئۇ ئاللاھدۇر.

(2) قىلىنغۇچى، ئۇ ھەرگىز قىلالمايدۇ، ئۇ جانسىز نەرسىلەر ۋە شۇ مەنىدىكى نەرسىلەر.

ئىنسان بۇ ئىككى خىلنىڭ قايسى بىرسىگە نىسبەت بېرىلىدۇ؟

ئەمما ئاللاھنىڭ ئادىللىقى، ھىكمىتى، رەھمىتى ۋە زۇلۇم، ئەھمىيەتسىز ئىشلاردىن پاك ئىكەنلىكى پىكىر ۋە تۇيغۇللىرىنى ئىگەللىۋالغان كىشلەر، ئىنساننى ئۆز ئىشىدا تەسىرلەنمەيدىغان خالىس قىلغۇچى ئىتىبارى بىلەن قاراپ، ئىنسان ئۆز ئىشلىرىنى ئۆز ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بىلەن يارىتىدۇ دىيىشىدۇ.

بۇلارنىڭ نەزىرىدە ئىنسان ئاللاھ ئىرادە قىلمىسىمۇ، ئۆزى ئىرادە قىلغان نەرسىنى يالغۇز قىلالايدۇ، ئاللاھ خالىسىمۇ ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلالايدۇ، ئەگەر ئىنسان خالىسا ئۆزىنى ئۆزى توغرا يولغا باشلىيالايدۇ ياكى ئازدۇرالايدۇ.

ئاللاھنىڭ پادىشاھلىقىنىڭ كاتتىلىقى، ئىرادىسىنىڭ ئۆتكۈرلىكى، قۇدرىتىنىڭ ئومۇمىيلىقى پىكىر ۋە ھىس تۇيغۇللىرىنى ئىگەللەپ كەتكەن كىشلەر، ئىنساننى ئەسلىدە بىر ئىش قىلالمايدىغان تەسىرلىنىدىغان مەخلۇق دەپ قارايدۇ، ئىنساننى سايمانىنىڭ ئورنىدىكى نەرسە

دىيشىدۇ. ئۇلار ئىنساننىڭ ھەركىتىنى دەرەخنىڭ لىڭشىغان ھەركىتىگە ئوخشاتتى، ئىنسان بىر ئىشنى قىلسا كۆچمە مەنىسىدە قىلىدۇ دەپ قارايدۇ. يوقارقى ھەر ئىككىلى گورۇھتىكى كىشلەر بۇ مەسىلىگە قارىغۇ كۆزلىرى بىلەن قارىدى.

نورمال كۆز قاراشتىكىلەر ھەر ئىككى ئىشقا توغرا نەزەر بىلەن قاراشتى. ئىنسانغا قىلغۇچى ۋە تەسىرلەنگۈچى ئىتىبارى بىلەن قارىدى. ئىنسان ھەقىقەتتە ئىش قىلغۇچى، تەسىر كۆرسەتكۈچى ۋە ئىرادىلىك مەخلۇقتۇر. بىراق ئىنسان بىر ئىشلارنى قىلالىشىدا ھېچقانداق بىر تەرەپتىن تەسىرلىنىپ قالماستىن ئاللاھ تەرىپىدىن تەسىرلىنىدۇ. ئىنسان قىلغۇچى ۋە ئىرادە قىلغۇچىدۇر، چۈنكى ئاللاھ ئىنساننى شۇنداق ياراتتى.

3) مۇقەددەس تىكىستلەرنى پارچىلاپ قوبۇل قىلىش: يەنى بىر مەسىلىدە مۇقەددەس تىكىستلەرنى پارچىلاش ياكى بەزىسىنى ئېلىپ يەنە بەزىسىنى تاشلاپ قويۇش دىگەنلىكتۇر.

ھەر بىر مەزھەب ياكى پىكىر ئىگىسى ئۆز قارشىنى دوراملىقلىق، تەسىرلىنىش ياكى خوسۇسى ئويلۇنۇش سەۋەبىدىن تۈزۈپ چىقىدۇ. ئاندىن مۇقەددەس تىكىستلەرنى ئۆز پىكىرىنى جانلاندۇرۇش ئۈچۈن سۆرەپ كىرىدۇ. ئەگەر ئۆز پىكىرىگە زىت كىلىدىغان تىكىستلەر بولۇپ قالسا، تىكىستلەرنى رەت قىلىدۇ ياكى ئۇنى نورمالسىز ئىزاھلايدۇ.

4) چۈشەنچىلەرنى بەلگىلەمەسلىك: چېكىدىن ئاشۇرۋېتىش ۋە بىخەستەلىك قىلىشنىڭ مىساللىرىدىن: ئاللاھ بەندىللىرىنىڭ گۇناھى ۋە قەبىھ ئىشلارنى قىلىشنى خالامدۇ ياكى خالىمامدۇ؟ دېگەن سۇئالغا بولغان پوزىسىيسى.

ئەگەر كۇپىرلىق، ئېزىش، زۇلۇم، پاساتچىلىق ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بولغان بولسا، قانداقمۇ بۇ ئاللاھنىڭ ئادىللىق، ھىكمەت بىلەن ئىش قىلىش، سېخىلىق ۋە رەھىمدىللىق سۈپىتى بىلەن ماس كىلىدۇ؟

ئەگەر كۇپىرلىق، پاسىقلىق، ئاسىيلىق ئاللاھنىڭ ئىرادىسىدىن خالى بولغان بولسا، بۇ قانداقمۇ ئاللاھنىڭ ھەممە نەرسىنىڭ پادىشاھى، يارىتىش ۋە پەرماننىڭ ئىگىسى، ئۇ خالىغان نەرسە بولىدۇ، خالىمىغان نەرسە بولمايدۇ دېگەن سۈپىتىگە ماس كىلىدۇ؟

ئىختىلاپ ئاساسەن بىر مەنادىن كۆپ مەزمۇننى ئىپادىلەيدىغان سۆز ئىشلەتكەنلىك ۋە چۈشەنچىلەرنى ئىنچىكە ۋە تەپسىلى بەلگىلىمەسلىكتىن كىلىپ چىققان.

چۈنكى ئىرادە دېگەن سۆز ئىككى خىل مەنا بىلەن ئىستىمال قىلىنىدۇ:

(1) بىر نەرسىنى ياخشى كۆرۈش، ئۇنىڭدىن رازى بولۇش ۋە ئۇنى بۇيرۇش ئۈچۈن كىتەرلىك بولغان ئىرادە.

(2) مەجبۇرلاشنىڭ زىتىدىكى ئومۇمى ئىختىيارلىق مەنىسىدىكى ئىرادە.

ئىرادە، بىرىنچى مەنا بىلەن ئېلىپ ئېيتقاندا " دىنى ئىرادە" دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇ مەقسەتنىڭ ھاسىل بولۇشنى تەلەپ قىلمايدۇ. بەلكى بەزىدە ئۇنى ئاللاھ بەندىللىرىدىن ئىرادە قىلىدۇ، ئۇ ئىش ھاسىل بولماي ئەكسىچە ئىش پەيدا بولىدۇ.

ئىرادە، ئىككىنچى مەنا بىلەن ئېلىپ ئېيتقاندا " بولۇش ئىرادىسى" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ مەقسەتنىڭ ھاسىل بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ، مۇسۇلمانلار بۇ توغرىسىدا: " ئاللاھ خالىغان نەرسە بولىدۇ، خالىمىغان نەرسە بولمايدۇ " دەيدۇ.

ئىككى ئىرادىنىڭ ئارىسىدىكى پەرق ئاشكارا بولسا مۇنداق دىيەلەيمىز:

ئاللاھ بەندىلىرىنىڭ گۇناھ ئىشلارنى قىلىشىنى بىرىنچى مەنا( يەنى دىنى ئىرادە) بىلەن خالىمايدۇ. چۈنكى ئاللاھ پاساتچىلىقنى خالىمايدۇ. بەندىلىرىنىڭ كاپىر بولۇشىغا رازى بولمايدۇ، يامان ئىشلارغا بۇيرۇمايدۇ، يامان ۋە قەبىھ ئىشلارنى ئاللاھ يامان كۆرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر بۆلۈك ئىشلارنى چەكلىدى، ئۇ ئىشلارنى قىلىشتىن ئاگاھلاندۇردى.

ئەمما ئىرادە ئىككىنچى مەنا بىلەن ( يەنى بولۇش ئىرادىسى) بىلەن بولغاندا ، كائىناتتىكى ھەممە نەرسىنىڭ ئاللاھنىڭ ھۆكۈمرانلىقىغا بويسۇندىغانلىقىدا شەك يوق. بۇ مەنا توغرىسىدا ئاللاھنىڭ مۇنۇ سۆزى كەلگەن: « ئاللاھ كىمنى ھىدايەت قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭ كۆكسىنى ئىسلام ئۈچۈن ئاچىدۇ( يەنى ئۇنىڭ قەلبىنى ئىمانغا كېڭەيتىپ بېرىدۇ). ئاللاھ كىمنى ئازدۇرماقچى بولسا، ئۇنىڭ كۆكسىنى شۇنچە تارايتىۋېتىدۇكى، ( ئىمان ئېيتىش) ئۇنىڭغا گويا ئاسمانغا چىقىشتىنمۇ قىيىن تۇيۇلىدۇ، ئىمان ئېيتمىغانلارنى ئاللاھ مۇشۇنداق ئازاپلايدۇ»، (سۈرە ئەنئام- 125- ئايەت).

## 142.سۇئال: تەقدىرنىڭ مەنىسى

تەقدىرنىڭ مەنىسى: ئاللاھ ھەممە نەرسىلەرنى بىلەتتى، ئاللاھ ئۇ نەرسىلەرنى يۈز بېرىشتىن ئىلگىرى ئىرادە قىلدى. ئۇنداقتا ئۇ ئاللاھنىڭ ئىلمى ۋە ئىرادىسىگە بىنائەن شەكسىز يۈز بېرىدۇ. مۇنداق دېگەنلىك غايە ۋە نەتىجىگە يەتكۈزىدىغان سەۋەپ ۋە ئۇسۇللارنى تاشلىۋېتىش دېگەنلىك بولامدۇ؟ چۈنكى ئاللاھ تەقدىر قىلغان نەرسە ئەمەلى يۈز بېرىدۇ، ئاللاھنىڭ تەقدىرىگە ھېچ بىر نەرسە قارشى تۇرالمايدۇ.

ئەگەر ئاللاھ كىسەلنىڭ ساقىيىشىنى تەقدىر قىلغان بولسا، ئۇ دوختۇرغا كۆرۈنسۇن ياكى كۆرۈنمىسۇن ياكى دورا يېسۇن ياكى يېمىسۇن چوقۇم ساقىيىدۇ. ئەگەر ئەسكەرلەرنىڭ غەلبە قىلىشىنى تەقدىر قىلغان بولسا، تولۇق تەييارلىق قىلمىغان بولسىمۇ غەلبە قىلىدۇ، دەپ بەزى كىشىلەر خىيال قىلىشىدۇ. بۇلار تەقدىرگە ئىشىنىشتە، نەتىجە بەلگىلىنىپ بولغانلىقى ئۈچۈن، سەۋەپ قوللۇنۇشقا زىت كېلىدۇ دەپ قارشىدۇ، بۇلار تەقدىرنىڭ مەنىسىنى توغرا چۈشەنمىگەنلىكتىن يوقۇرقىدەك خاتالاشتى، بۇلار، ئاللاھ نەتىجىلەرنى سەۋەپسىز ۋە مۇقەددىمىسىز تەقدىر قىلىدۇ دەپ ئويلىشىدۇ، بۇ ئوچۇق خاتالىقتۇر.

چۈنكى ئاللاھ نەتىجە بىلەن سەۋەپنى، نەتىجە بىلەن مۇقەددىمىنى تەڭ تەقدىر قىلىدۇ. چۈنكى تەقدىر ئالەمدىكى بارلىق پەيدا بولغۇچى نەرسىلەرگە چېتىشلىق بولىدۇ. ئاللاھنىڭ بىلىشىدىن ھېچ بىر نەرسە قېچىپ كېتەلمەيدۇ، ئەگەر ئاللاھ كىسەلنىڭ ساقىيىشىنى تەقدىر قىلسا، ساقىيىش نەتىجىسىنىڭ ئۆزىنىلا تەقدىر قىلمايدۇ، بەلكى ئۇنىڭ مۇئەييەن دورىلارنى ئېچىشىنى ياكى مۇئەييەن تاماقتىن ساقلىنىشىنى ياكى مۇئەييەن بىر خىل ئادەتنى قوللۇنۇشىنى تەقدىر قىلىدۇ. ئاللاھنىڭ قانۇنى بويىچە- سەۋەپ ئارقىلىق كىسەلدىن ساقىيىدۇ.

ئەگەر ئاللاھ بىر كىسەلنىڭ ئۆلۈشىنى ياكى ساق كىشىنىڭ كىسەل بولۇشىنى تەقدىر قىلسا، ئاللاھ تائالا ئىشلارنى سەۋەپلىرى بىلەن بىرلىكتە تەقدىر قىلىدۇ، ھەممىسى تەقدىرنىڭ قاتارىغا كىرىدۇ. نەتىجە ياكى قىلىنغان ئىش ئاللاھنىڭ تەقدىرىدۇر، شۇنداقلا سەۋەپ قىلىشمۇ ئاللاھنىڭ تەقدىرىدۇر. ئاللاھنىڭ تەقدىرى ھەقىقەت، ئاللاھنىڭ تەقدىرى ئىجرا بولىدۇ، بىراق ئۇ تەقدىر ئاللاھ كائىناتنىڭ نىزامىنى تۈرغۇزغان قانۇنى، ھاياتلىقنىڭ نىزامى تۈزلۈشى ئۈچۈن ئاللاھ ياراتقان سەۋەپلەر ئارقىلىق ئىجرا بولىدۇ، قانۇن بىلەن سەۋەپلەر ئاللاھنىڭ ئومۇمى تەقدىرىدىن

پارچىلانمايدىغان بىر قىسىمدۇر.

## 143.سۇئال:تەقدىر ۋە ياخشى ئەمەل

1) تەقدىرگە ئىشىنىش، ئىتائەت ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا زىت كەلمىدۇ، ئاللاھ ئەزەلدىن بىلگەن ۋە لەۋھۇلمەھپۇزدا بەلگىلەنگەن نەرسە شەكسىز بولىدۇ، ئۇنداق بولمىسا ئاللاھنىڭ ئىلمى بىلمەسلىك بولۇپ قالىدۇ دېگەن كۆز قاراش، خاتالىقلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر.

ئەگەر ئۆمەر( ئىبنى خەتتاپ) ئاللاھنىڭ ئىلمىدا بەختسىز ۋە دوزاخ ئەھلىدىن بولسا، بۇ بەختسىز كۈنلەرنىڭ بىرىدە بەختلىك بولۇپ، جەننەت ئەھلىگە ئۆزگىرىپ قالمايدۇ.

ئەگەر پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بەختلىك بولۇپ جەننەت ئەھلىدىن بولسا، ئۇ كۈنلەرنىڭ بىرىدە بەختسىز بولۇپ، دوزاخ ئەھلىگە ئۆزگىرىپ قالمايدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن، بەختلىك كىشى ئاپىسىنىڭ قورسىقىدا بەختلىك بولغىنى، بەختسىز كىشى ئاپىسىنىڭ قورسىقىدا بەختسىز بولغىنىدۇر. بەختلىك بەختسىز بولۇپ قالمايدۇ. شۇنداقلا بەختسىز كىشى بەختلىك بولۇپ قالمايدۇ. ئۇنداقتا ئەمەل قىلىشنىڭ، ئۆزىنى چارچىتىشنىڭ ھېچقانداق پايدىسى يوق، چۈنكى تەقدىردە بەلگىلەنگىنى شەكسىز شۇنداق بولىدۇ دېيىلمەكتە.

بۇ كۆز قاراش قاتتىق نادانلىق ۋە ئېغىر ئېزىش بىلەن يەكۈنلەنگەن كۆز قاراشتۇر، بۇ كۆز قاراش ئىككى تەرەپتىن خاتادۇر:

بىرىنچى: ئاللاھنىڭ بىلىشى نەرسىلەرنىڭ ئەمەلىيەتتىكى ئەھۋالغا ئالاقىدار، شۇنداقلا ئاللاھ ئۇ ئىشلارنى ئۆز پېتى يېزىپ قويىدۇ ۋە تەقدىر قىلىدۇ. چۈنكى بىلىش مەلۇماتقا ماس كېلىدۇ. ئاللاھ تائالا ئىشلارنىڭ سەۋەبلىرى بىلەن بولىدىغانلىقىنى يېزىپ قويىدى ۋە تەقدىر قىلدى. چۈنكى بۇ ئەمەلىيەت، كىم، ئاللاھ نەتىجىلەرنى مۇقەددىمىسىز، سەۋەبلىك قىلىنغان ئىشلارنى سەۋەبسىز تەقدىر قىلىدۇ دەپ ئويلىسا، ئاللاھقا تۆھمەت چاپلىغان بولىدۇ.

ئاللاھ، بىر ئىنساننىڭ ئىمان كەلتۈرۈپ، ياخشى ئىش قىلىپ، شۇ سەۋەبلىك بەختلىكلەر بىلەن جەننەتكە كىرىدىغانلىقىنى، پالانىنىڭ يامان ئىشلارنى قىلىپ، چەكلەنگەن ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىپ بەختسىزلەر بىلەن دوزاخقا كىرىدىغانلىقىنى، پالانىنىڭ پالانى خېنىم بىلەن توي قىلىدىغانلىقىنى، ئۇنىڭ بالا يۈزى كۆرىدىغانلىقىنى، پالانىنىڭ كۆچەت تىكىپ مېۋىسىنى تېرىدىغانلىقىنى بىلىپ ، ئۇنى لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىپ قويىدۇ.

كىم؛ مېنىڭ جەننەت ئەھلى ئىكەنلىكىم تەقدىر قىلىنغان، شۇنىڭ ئۈچۈن مەن ئەمەل قىلمىساممۇ بەختلىك بولۇپ جەننەتكە كىرىمەن دەپ ئويلىسا، ئاللاھنىڭ بىلىشى ۋە تەقدىرىگە زىت بولىدۇ.

ئاۋايلۇق؛ ئەگەر بىرسى قوپۇپ، ئەگەر ئاللاھ ماڭا پەرزەنت تەقدىر قىلغان بولسا ئىدى، توي قىلمىساممۇ پەرزەنت يۈزى كۆرىمەن دەپ ئويلىسا، ئۇ نادان ۋە ئەخمەقلىق قىلغان بولىدۇ، چۈنكى ئاللاھ ئۇنىڭغا پەرزەنت تەقدىر قىلغان بولسا، ئۇ پەرزەنتنى سەۋەبى بىلەن بىرگە تەقدىر قىلدى. تەقدىر قىلىنغان پەرزەنتنى، تەقدىر قىلىنغان سەۋەبسىز كۈتكەن ئىنسان ئەخمەق ۋە توغرا يولدىن ئازغان ئىنساندۇر.

ئىككىنچى: بىر نەرسە ئۇقۇلۇپ ۋە يېزىلىپ، ھەمدە شۇ نەرسە ھەققىدە خەۋەر بېرىلسە، يېزىپ قويغانلىق شۇ نەرسىنىڭ ئەمەلى بولۇشىدا كۇپايە قىلمايدۇ. سەۋەپ ۋە ئامىللاردىن بىھاجەت بولۇشنى تەقەززا قىلمايدۇ. چۈنكى بىلىش ھېلقى مەلۇملۇق بولغان ئىشنىڭ پەيدا

بولۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان سەۋەپ ئەمەس. بەلكى ئەمەلىيەتتىكى نەرسگە ماس كېلىشتۇر.

كىلەچەكتىكى ئىشلارنى بىلىش ۋە ئۇ ھەقتە خەۋەر بېرىش، ئۆتمۈشنى بىلىش ۋە ئۇ ھەقتە خەۋەر بەرگەنلىككە ئوخشاش. چۈنكى بىزنىڭ بىزدىن ئىلگىرى يۈز بەرگەن ئىشلارنى بىلىشىمىز ۋە ئۇ ھەقتە خەۋەر بىرشىمىز ئاسمان ۋە زېمىندەك بىز پەيدا بولۇشتىن ئىلگىرى پەيدا بولغان نەرسىلەرنى بىلىشىمىزگە ئوخشاش. بەلكى ئاللاھنىڭ ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنى بىلگىنىمىزگە ئوخشاش. بۇ بىلىشنىڭ ھېلقى مەلۇملۇق نەرسىنى پەيدا قىلىشتا ھېچقانداق تەسىرى يوق.

بۇ ئارقىلىق، بەختلىك ئىنساننىڭ بەختسىز بولۇپ قالمايدىغانلىقىنى، بەختسىزنىڭ بەختلىك بولۇپ قالمايدىغانلىقىنى ئوچۇقلاشتۇرالايمىز. بىراق ئاللاھ بىر ئادەمنىڭ بەختلىك بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا، ئۇ ئىنسان ئاللاھ بەختلىك بولۇشنىڭ سەۋەبى قىلغان ئىشلارنى قىلىش بىلەن بەختلىك بولىدۇ. بەختسىز ئادەم ئاللاھ بەختسىزلىكنىڭ ئامىللىرى ۋە سەۋەپلىرى قىلغان ئىشلارنى قىلىش بىلەن بەختسىز بولىدۇ. تەقدىرگە تايىنىۋېلىش، تىگىشلىك ئىشلارنى قىلماسلىق بەختسىز بولۇپ قېلىشنىڭ ئامىللىرىنىڭ قاتارىدىندۇر.

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىدا ئولتۇراتتۇق. ئۇ بىزگە: ھەممىڭلارنىڭ جەننەتتىكى ۋە دوزاختىكى ئورنى پۈتۈلۈپ بولدى، دېدى. بىز: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! ئۇنداق بولسا، بىز شۇنىڭغا تايانساق بولمامدۇ؟ دېگەندۇق. ئۇ: ياق، ئەمەل ئىبادەت قىلىڭلار. ھەر ئادەمنىڭ پېشانىسىگە پۈتۈلگىنى ئۈزىگە مۇيەسسەر قىلىنىدۇ، دېدى. ئاندىن: «(پۇل مېلىنى اللەنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن) سەرپ قىلغان، تەقۋادارلىق قىلغان، (كەلىمە تەۋھىدنى) تەستىق قىلغان ئادەمگە كەلسەك، ئۇنىڭغا بىز ياخشى يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز. بېخىللىق قىلىپ (اللەنىڭ ساۋابىدىن) ئۆزىنى بىھاجەت ھېسابلىغان، كەلىمە تەۋھىدنى ئىنكار قىلغان ئادەمگە كەلسەك، بىز ئۇنىڭغا يامان يولنى مۇيەسسەر قىلىپ بېرىمىز» (سۈرە لەيل، 5 ـ 10 ـ ئايەتلەر ) دېگەن ئايەتلەرنى ئوقۇدى. (بۇخارى: 4947)

دىمەك تەقدىر بەلگىلىنىپ بولغان، ئۇ ئەمەلنى توسمايدۇ، تەقدىرگە تايىنىۋېلىشنى ۋاجىپ قىلمايدۇ، بەلكى تىرىشىشنى ۋە كۆپ خىزمەت قىلىشنى ۋاجىپ قىلىدۇ. چۈنكى ھېچ بىر مەخلۇق ئۆزىنىڭ بەختلىك ياكى بەختسىز يارتىلغىنىنى بىلمەيدۇ.

2) ئىنسان تەقدىر قىلىنغان نەرسگە ئىمكانىيەت يارتىپ بەرگەن سەۋەپ ئارقىلىق ئېرىشەلەيدۇ، ئەگەر ئۇ سەۋەپ قىلسا، سەۋەپ ئۇنى تەقدىر قىلىنغان نەتىجىگە يەتكۈزىدۇ.

ئىلگىرى يېزىلغىنى: بەختلىك ئىنساننىڭ ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن بەختلىك بولىدىغانلىقى، بەختسىز ئىنساننىڭ يامان ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن بەختسىز بولىدىغانلىقى يېزىلغان، بىرسى يېزىلىپ، يەنە بىرسى يېزىلماي قالغان ئىش يوق.

بۇيرۇلغان ئىشلارنى قىلىش، چەكلەنگەن ئىشلاردىن قول تارتىش بەختنى قولغا كەلتۈرگىلى بولىدىغان سەۋەپلەرنىڭ جۈملىسىدىندۇر، يېزىلغان تەقدىر بەختنىڭ ۋە بەخت سائادەتنى قولغا كەلتۈرگىلى بولىدىغان ئەمەللەرنىڭ يىغىندىسىدۇر.

ئەگەر ئىنسان ئىلگىرى يېزىلغان تەقدىرگە تايىنىپ، بۇيرۇلغان ئىشلارنى قىلمىسا، بەختسىز بولۇشنىڭ سەۋەبىدىندۇر. بۇنداق ئويلاش: يىمەيمەن، ئىچمەيمەن، چۈنكى ئاللاھ ماڭا يىمىسەم ۋە ئىچمىسەممۇ تويۇشنى ۋە ئۇسسۇزلۇقتا قېنىشنى تەقدىر قىلدى دېگەنگە ئوخشاش بىر ئىش.

تەقدىردە يېزىلغىنىغا تايىنىمەن دېگەن ئىنسان ئۆزىنىڭ بەختلىك ياكى بەختسىز دەپ يېزىلغانلىقىنى لەۋھۇلمەھپۇزدىن كۆرۈپتىمۇ ياكى بىلىپتىمۇ؟.

3) ئىنسانلارنىڭ بەختلىك بولۇشى ئۈچۈن ئاللاھ بەختلىك بولۇشقا سەۋەپچى بولىدىغان بىر بۆلۈك ئىشلارغا بۇيرۇدى، بەختسىزلىككە سەۋەپچى بولىدىغان بىر بۆلۈك ئىشلاردىن چەكلىدى. بەخىت يولىنى ۋە بەختسىزلىك يولىنى كۆرسىتىپ قويدى، بىراق ھېچ بىر ئىنساننى مۇئەييەن بىر ئىشنى قىلىشقا مەجبۇرلىمىدى. چەكلەنگەن ئىشنى قىلىپ تۇرۇپ، ئاللاھ مېنى مۇشۇنداق بەختسىزلار قاتارىدىن تەقدىر قىلىپ قويۇپتىكەن دېگەن سۆز ئەقلىغا سىغامدۇ؟. قايسى يولنى تاللاش سىزدىكى ئىختىيار.

## 144.سۇئال:تەقدىر ۋە رىزىق

1) رىزىق ئاللاھ تەرىپىدىن ئىنسانغا تەقدىر قىلىنغان، ئۇلارنىڭ ئىچىدە رىزىقى كەڭرى بولغانلىرى، رىزىقى تار بولغانلىرى ۋە نورمال بولغانلىرى بار، ھەممىسىگە رىزىق بەرگۈچى ئاللاھ تائالادۇر. ئاللاھ ھەر بىر نەرسىگە رىزىق تەييارلاپ بېرىدىغانلىقىغا كېپىل بولۇپ مۇنداق دەيدۇ: «يەر يۈزىدىكى ھايۋانلارنىڭ ھەممىسىگە رىزىق بېرىشنى ئاللاھ (مەرھەمەت يۈزىسىدىن) ئۈستىگە ئالغان»، (سۈرە ھۇد۔ 6۔ ئايەت). « نۇرغۇن ھايۋانلار ئۆز رىزقىنى ئۈستىگە ئالالمايدۇ( يەنى ئۆز رىزقىنى تېپىپ يېيىشتىن ئاجىزدۇر)، ئۇلارنى ۋە سىلەرنى ئاللاھ رىزىقلاندۇرىدۇ، ئاللاھ (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (ئەھۋالىڭلارنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر» دەيدۇ، (سۈرە ئەنكەبۇت۔ 60 ۔ ئايەت).

كۆپلىگەن ئىنسانلار، رىزىق ئاللاھ تەرەپتىن ئىنسانلارغا تەقسىم قىلىنىپ بەلگىلەنگەن بولىدۇ دېگەن سۆزنى؛ رىزىق ئىزدەپ ھەرىكەت قىلىشنىڭ پايدىسى يوق، چۈنكى ئاللاھ ھەر كىمنىڭ باي بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا، ئۆيدە ئولتۇرۇپ ئىش قىلمىسىمۇ باي بولىدۇ، كىمنىڭ كەمبەغەل بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا، ئۇ ھەر قانچە زىرەك، پائالىيەتچان بولۇپ، كۆپ ئىشلەپ كەتسىمۇ كەمبەغەل بولىدۇ دەپ خاتا چۈشىنىدۇ.

2) ئەمەلىيەتتە ئاللاھ تائالا رىزىقنى سەۋەبى بىلەن بىرگە بەلگىلىدى، رىزىق تەقدىر قىلىنغاندەك سەۋەپمۇ تەقدىر قىلىنغان. مەسىلەن؛ ئاللاھ، پالانىنىڭ ئەقلىنى ۋە ھوشيارلىقىنى ئىشقا سېلىپ، تۇرمۇشىنى ياخشىلاشتا كۆپ جاپا تارتىدىغانلىقىنى تەقدىر قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا رىزىقنى كەڭرى قىلىپ بېرىدۇ، يەنە بىر ئىنساننىڭ ھورۇنلۇق قىلىپ، ئەمگەك قىلماي، تۆۋەن تۇرمۇشقا رازى بولۇپ تۇرىدىغانلىقىنى تەقدىر قىلغان بولسا ئۇنىڭ رىزقىنى تار قىلىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى نامراتلىققا دۇچار بولۇپ، ئۇنى كىشىلەردىن تىلەش ئارقىلىق تۈگەتمەكچى بولسا، ئۇنىڭ نامراتلىقى تۈگىمەيدۇ. كىمكى ئىشنى اللەقا تاپشۇرسا، الله مەيلى ئىلگىرى بولسۇن ياكى كېيىن بولسۇن، ئۇنىڭغا رىزىق ئاتا قىلىدۇ. (تىرمىزى: 2326)

3) رىزىققا ئەمگەك قىلمىسا ئېرىشكىلى بولمايدىغانلىقى ئاللاھنىڭ قانۇنىدۇر، شەرىئەت شۇنداق قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. ئىنساننىڭ رىزىق تېپىشى ئۈچۈن ئەمەل قىلىشى ۋاجىپ ھېساپلىنىدۇ. كىم رىزىق، مال۔دۇنيا تېپىشتىن ھورۇنلۇق قىلىپ ئولتۇرۇۋالسا، سەۋەبىنى قىلمىسا، ئۇ كىشى ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى قانۇنىغا ۋە شەرئى ھۆكۈملىرىگە خىلاپلىق قىلغان بولىدۇ. "رىزىق دېگەن تەقدىر قىلىنغان، ئەمگەك قىلمىساڭمۇ ساڭا كېلىدىغىنى ھامان كېلىدۇ" دېگەن چۈشەنچە خاتا ئۇقۇمدىن

ئىبارەت. ئىسلام دىنى دېھقانچىلىق، سانائەت، ھۈنەر- كەسىپ، سودىگەرلىك، كارخانىچىلىق ۋە ھاياتنىڭ ھەر قايسى ساھەسىدە خىزمەت قىلىش بىلەن رىزىق ئىزدىشىمىزنى بۇيرۇدى. جان بېقىش ئۈچۈن كەسىپ قىلىش، ئەمگەك قىلىش، رىزىق ئىزدەش ئىسلام دىنىدا ئىبادەتنىڭ قاتارىدىن ھىساپلىنىدۇ.

## 145.سۇئال: نېمە ئۈچۈن بەزى ئادەملەر كۆپ جاپا چېكىپ، سەۋەپ قىلسىمۇ ئاز مەھسۇلاتقا ئېرشىدۇ؟

توغرا، بەزى ھۇشيار كىشلەر كىچىنى كۈندۈزگە ئۇلاپ، كۆپ بەدەل تۆلەپ خىزمەت قىلسىمۇ ئازغىنا نەتىجىگە ئېرشىپ قالىدۇ. بەزى كىشلەر ئاز كۈچ چىقىرىپ ئاز خىزمەت قىلسىمۇ كۆپ رىزىققا ئېرشىپ قالىدۇ. بەزى كىشلەرگە رىزىق جاپاسىز كىلىپمۇ قالىدۇ، بۇ بىر قانچە سەۋەپلەردىن شۇنداق بولىدۇ:

1- ۋەزىيەتتە يوچۇق، نىزاملاردا ئەگرىلىك ۋە ئەيىپ نوقسان بولۇپ، ئىقتىساد ۋە بايلىق ئادىل تەقسىم قىلىنمايدۇ. بۇنداق نىزامنى ئىسلاھ قىلىش لازىم بولىدۇ.

2- تەبئى ۋەزىيەتمۇ ئوخشاش بولماي قالىدۇ، مەسىلەن، شارائىتى تولۇق مۇنبەت موھىتلاردا خىزمەت قىلغان ئادەم بىلەن شارائىتى تولۇق ئەمەس قاقاسلىق موھىتلاردا خىزمەت قىلغان ئادەم تەڭ بولالمايدۇ. ياۋرۇپا، ئامرىكىدا خىزمەت قىلغان ئادەم بىلەن ئافرىقا ياكى ئاسىيانىڭ بىر قىسىم جايلىرىدا خىزمەت قىلغان ئادەم ئوخشاش مەھسۇلاتقا ئىگە بولالمايدۇ.

3- ياكى بۇ يەردە ئىنسان سىرىنى بىلمەيدىغان تەقدىر بولىدۇ. كىشلەر ئۇنى بەخت تەلەي دەپ ئاتىشىدۇ. مۆئمىنلەر ئۇنى " تەقدىرنىڭ ھۆكمى" دەپ ئاتايدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا خوشنا ئىككى سودىگەرنىڭ بىر خىل باھا بىلەن ئوخشاش تاۋار ياكى مال ساتىدىغانلىقىنى كۆرىمىز، بىرسىنىڭ دۇككىنى خېرىدارلار بىلەن توشۇپ كىتىدۇ، يەنە بىرسىگە خېرىدار كىرمەي قالىدۇ.

بەزى ۋاقىتلاردا پۇختا ئىش قىلىدىغان خىزمەتچى ياكى ھۈنەرۋەننىڭ بەخىت تالىيى كەلمەي قالىدۇ، يەنە بىر ئىنسانغا كەلسەك ئۇنىڭغا مۇنداق ئىقتىدار بولمىسىمۇ تالەيلىك بولىدۇ، ھەر قانداق بىر نەرسە ئېلىپ ساتسا پايدا ئالالايدۇ، يوقۇرى پىلان تۈزمىسىمۇ نەتىجىگە ئېرشەلەيدۇ. بەزىدە ئاللاھ ئىنسانغا مەريەم ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش جاپا تارتمىسىمۇ ئۆز پەزلىدىن رىزىق ئاتا قىلىدۇ. بۇ يەردە تەقدىر قىلغان نەرسىگە ئىمان كەلتۈرۈش، ئاللاھ تەقسىم قىلىپ بەرگەن نەرسە بىلەن رازى بولۇش پايدا قىلىدۇ. تەقدىرگە ئىشەنسە كۆڭۈل خاتىرجەم بولۇپ ئارام تاپىدۇ.

4- رىزىقتا ئوخشاش بولماسلىق ئاللاھنىڭ كائىناتتىكى قانۇنىيتىدۇر، ئاللاھ قۇرئاندا: « ئاللاھ سىلەرنىڭ بەزىڭلارنى بەزىڭلاردىن رىزىقتا ئۈستۈن قىلدى» دەيدۇ، ( سۈرە نەھل- 71- ئايەت). شۇنداقلا بەزىدە، رىزىقتا ئوخشاش بولماسلىق كىشلەرنىڭ بىر بىرسىگە زۇلۇم قىلىش، ئىقتىسادنى ئادىل تارقاتماسلىقتىن كىلىپ چىقىدىغانلىقىمۇ ھەقىقەت، ئادىل تەقسىم قىلىنمىغان نەرسىنى تەقدىرگە ئارتىپ قويۇش توغرا ئەمەس.

5- ئەقىللىق ئادەم كۆپىنچە ۋاقىتلاردا كۆپ مال - دۇنياغا ئېرشەلمەي قالىدۇ، چۈنكى ئۇ مال- دۇنيانى ھالال يولدىن تاپىدۇ، مال دۇنيا تاپسىمۇ بېخىللىق قىلماي ياخشىلىق ئورۇنلارغا ۋە ئىقتىساد تەلەپ قىلىۋاتقان ساھەلەرگە سېخىلىق قىلىپ بېرىدۇ. نادان ئادەم بولسا قانداق بولىشى، نەدىن كىلىشى ۋە ھالال، ھارامغا قارىماي توپلاۋېرىدۇ، كىشلەرنىڭ ماللىرىنى ھىيلە مكىر بىلەن قولغا چۈشۈرىدۇ، يامان ئىشلارنى قىلىشتىن قول تارتمايدۇ.

## 146.سۇئال: تەقدىرنىڭ ئادالىتى

تەقدىرنىڭ ئادالىتى ئارتۇق بىرىش ۋە ئالاھىدە قىلىشقا زىت كەلمەيدۇ، يەنى ئىككى ئادەم بىر خىل ئوخشاش ئىش بىلەن شۇغۇللىنىپ ئوخشاش ئىش ھەققى ئالىدۇ. شۇنداقتىمۇ ئاللاھ ھەر ئىككى ئادەمنىڭ تېگىشلىك ئەجرىنى بېرىدۇ، ئاندىن كېيىن بىرسىگە ئۆز پەزلىدىن ئاشۇرۇپ بېرىدۇ، يەنە بىرسىنى قالدۇرۇپ قويىدۇ.

بەزىدە ئىككى ئادەم ئوخشاش جىنايەت ئىشلەپ ئوخشاش جازاغا لايىق بولىدۇ. ئاندىن بىرسى ئەپۇ قىلىنىپ يەنە بىرسى گۇناھىغا باغلىنىپ قالىدۇ. شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاللاھ بىر ئىشقا مەجبۇرلانمايدۇ، ئۇنىڭ ئىختىيارلىقى ۋە ئىرادىسىدە توسالغۇ دېيىدىغان نەرسە بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بەندىلەر ئاللاھ تەرەپكە قەلبلىرى جەننەتنى ئارزۇ قىلىش، دوزاخ ئازابىدىن قورقۇش بىلەن تەسىرلىنىپ كەلسۇن!

## 147.سۇئال: تەقدىر ۋە ئەجەل

ئاللاھ تائالا رىزىقنى تەقدىر قىلغاندەك ئۆمۈر ۋە ئەجەلنى تەقدىر قىلدى. ئۆمۈر چەكلىك ۋە بەلگىلەكلىك، ئىنساننىڭ قانچىلىك ئۆمۈر كۆرىدىغانلىقى ئاللاھنىڭ قېشىدا خاتىرلەنگەن بولىدۇ. ئەجەل كەلگەندە كېچىكىپ  قالىدىغان ئىش يۈز بەرمەيدۇ. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە: « ئۆلۈم ۋاقتى كەلگەندە، ئۇلار بىردەممۇ ئىلگىرى كېيىن بولمايدۇ»دەيدۇ، ( سۈرە ئەئراف- 34- ئايەت). « ھەر قانداق ئادەمنىڭ ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن ياكى قىسقا بولۇشى لەۋھۇلمەھپۇزدا يېزىلغان، بۇ ھەقىقەتەن ئاللاھقا ئاسان» دەيدۇ، (سۈرە فاتىر- 11- ئايەت).

ئۆمۈر ئۇزۇن بولسۇن ياكى قىسقا بولسۇن ئەجەل تەقدىر قىلىنىدۇ دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى: ئۇ سەۋەپلىرى بىلەن تەقدىر قىلىنىدۇ، سەۋەپلىرىدىن ئايرىم بولمايدۇ.  پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئادەم ئەۋلادى بىلەن ئۆلۈمنىڭ 99 خىل سەۋەبلىرى بىللە يارىتىلغان بولۇپ، پۈتۈن سەۋەبلەردىن قۇتۇلۇپ كەتكەن تەقدىردىمۇ،  نىھايەت قېرىپ كېتىپ ئۆلىدۇ. (تىرمىزى: 2150)

كىمنىڭ ئەجىلىنىڭ ئۇزۇن بولۇشى تەقدىر قىلىنغان بولسا، ئۇنىڭغا ياخشى غىزانى، سۈزۈك ھاۋانىڭ تولۇق بولۇشى، بەدەن چېنىقتۇرۇش، مەس قىلىدىغان ياكى ئەقىلنى يوقتىۋېتىدىغان زەھەرلىك چېكىملىك، تاماكىغا ئوخشاش بەدەنگە زىيانلىق نەرسىلەردىن يىراق بولۇشىغا ئوخشاش سەۋەپلىرىنىڭ تولۇق تەييارلىنىشى تەقدىر قىلىنىدۇ. ئۇ ئىنساننىڭ ئۆمرى بۇ سەۋەپلەر بىلەن ئۇزۇن بولىدۇ، ئەجەل تەقدىر قىلىنغاندەك سەۋەپمۇ تەقدىر قىلىنغان بولىدۇ.

كىمنىڭ ئۆمرىنىڭ قىسقا بولۇشى تەقدىر قىلىنغان بولسا؛ ئۇنىڭ ناچار غىزا ۋە بۇلغانغان ھاۋاغا ئۇچرايدىغانلىقى، يۇقۇملۇق كېسەللەرگە ئۇچرايدىغانلىقى، زىيانلىق نەرسىلەرنى ئىستىمال قىلىدىغانلىقى، ھەر تۈرلۈك ھادىسىلەرگە يولۇقىدىغانلىقى، باشقىلارنىڭ قەستەن ياكى خاتا ھالەتتە ئۆلتۈرۈۋېتىشىگە دۇچ كېلىدىغانلىقىغا ئوخشاش ئىشلار تەقدىر قىلىنغان بولىدۇ. بۇ  سەۋەپلەرنىڭ بىرسى بىلەن ئەجىلى ئاياغلىشىدۇ. بىراق ئۇ ئاللاھنىڭ نەزىرىدە بەلگىلەنگەن ۋاقتتا ئۆلۈپ كەتكەن بولىدۇ. تەقدىر مەسىللىرىدە سەۋەپلەر بىلەن سەۋەپ قىلىنغۇچى ئىشلار (يەنى نەتىجىلەر) ئارىسىدا ھېچقانداق بىر ئەھۋالدا ئايرىلىش يۈز بەرمەيدۇ. بەزى كىشىلەر؛ ئۆلۈم، ھادىسە ۋە كېسەلگە ئوخشاش تەقدىرلارنى سەۋەپلىرىدىن ئايرىپ خاتا چۈشىنىدۇ.

## 148.سۇئال: گۇناھ ئىشلارغا تەقدىر بىلەن باھانە كۆرستىش

1) بەزى كىشلەر قىلغان خاتالىقلىرى ۋە گۇناھلىرىغا تەقدىر بىلەن باھانە كۆرستىدۇ. باشقىلارنىڭ ھوقۇقىغا تاجاۋۇز قىلغان، ھارام ئىشلارنى قىلغان جىنايىتىنى تەقدىرگە ئارتىپ قويىدۇ. ئۇلار؛ مۇشۇنداق بولۇش بىزگە پۈتۈۋېتىلگەن، ئاللاھنىڭ تەقدىرىدىن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدۇ، ئەگەر ئاللاھ خالىغان بولسا ئۇنداق قىلمىغان بولاتتۇق دىيىشىدۇ.

ئىلگىرىمۇ مۇشرىكلار ئۆزلىرىنىڭ ئاللاھدىن باشقا ئىلاھلارغا ئىبادەت قىلغانلىقى، ئاللاھ ھالال قىلغان نەرسىنى ھارام قىلغانلىقلىرىنى تەقدىرگە ئارتىپ، ئۇ "ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بىلەن بولغان" دەپ بانا كۆرسەتكەن ئىدى. قۇرئان كەرىم ئۇلارغا رەددىيە بېرىپ: « مۇشرىكلار؛ " ئەگەر ئاللاھ خالىسا ئىدى، بىز ۋە ئاتا بوۋىلىرىمىز شېرىك كەلتۈرمەيتتۇق ۋە ھېچ نەرسىنى ھارام قىلمايتتۇق" دەيدۇ، ئۇلاردىن بۇرۇنقى كىشلەر تاكى ئازابىمىزنى تېتىغانغا قەدەر ( ئۆزلىرىنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى) مۇشۇنداق ( يەنى مۇشرىكلار سېنى ئىنكار قىلغاندەك) ئىنكار قىلغان ئىدى. ( ئۇلارغا) ئېيتقىنكى، " سۆزۈڭلاردا راستىللىقا پاكىتىڭلار بولسا، بىزگە چىقىرىپ كۆرستىڭلار، سىلەر پەقەت گۇمانغىلا ئاساسلىنىسلەر"» دەيدۇ، ( سۇرە ئەنئام- 148- ئايەت).

2) ئىنسان كۆپىنچە خاتالىقلىرىنى ئاقلاپ باھانە كۆرستىشكە ئۇرۇنىدۇ. بەزىدە كىچىك خاتالىقلارنى يالغان سۆزلەشتىن ئىبارەت چوڭ خاتالىق بىلەن ھەل قىلماقچى بولىدۇ. بەزىدە بىر ئىنسان بىر ئىشقا بۇيرۇلسا ئېغىرلىق قىلىپ ئۇ ئىشنى ئادا قىلمايدۇ. بەزىدە بىر ئىشلاردىن چەكلەنسە ئۇ ئىشقا ئالدىنىپ كېتىپ قالىدۇ. بۇ ئىشلارنىڭ سەۋەبىنى سورىغان ۋاقتىڭىزدا ياخشى ئىشلارغا قارىتا ھورۇنلۇق قىلغانلىقى، يامان ئىشلارغا قارىتا مايىلچانلىقىنى بايان قىلمايدۇ. بەلكى ئەقىلسىزلارچە مېنىڭ قولۇمدىن نېمە ئىش كىلەتتى؟ بۇ ئىشلار مېنىڭ ئىختىيارىمدا ئەمەس، مەن مەئزۇر دەپ ئىلگىرىكى زامانلاردا مۇشرىكلار باھانە كۆرسەتكەن ئىللەتلەرنى تىل چايناپ بايان قىلىدۇ.

3) ئىنساننىڭ ئاللاھ تەمىنلىگەن كۈچ-قۇۋۋەت، ئوي-تەپەككۇر، ئۇنىڭ تەبئىيتىدە ياراتقان ئۇستۇنلۇك ياكى تۆۋەنلىككە تەييارلىق ۋە ياخشىلىق ياكى يامانلىققا يۈزلۈنۈش ئەركىنلىكىنى ھېچقانداق بېسىمسىز بەرگەنلىكىنى بىلمەسلىكى، ئىنساننىڭ گەدىنىدىكى مەسئۇلىيەتنى كىمەيتىپ قويمايدۇ.

4) ئاللاھ ئىنسانلارنىڭ بۇ دۇنيادا قانداق ئىشلارنى قىلىدىغانلىقىنى، ئاخىرەتتە ئاقىۋىتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى شەكسىز بىلىدۇ. بىراق ئاللاھنىڭ بۇ ئىشلارنى بۇرۇن بىلگەنلىكى ئىنسانلارنى ئىلگىرى يېزىلىپ كەتكەن ئىشلارنى قىلىشقا مەجبۇرلىمايدۇ. ئاللاھنىڭ ئىلمى ئېچىپ بىرىدىغان نۇر، مەجبۇرلايدىغان كۈچ ئەمەس. ئىنسانلار ئۆزلىگىدىن ئۆزلىرى خالىغان ئىشلارنى قىلىشقا يۈزلىنىدۇ، ئاللاھ ئۇلارنىڭ مەقسەتلىرىنى تولۇقلاپ بىرىدۇ.

ئالما تېرىغان ئادەم ئىشتىھالىق مۇڭگە ئىرشىدۇ. تىكەن تېرىغان ئادەم نېمىنى تېرىغان بولسا شۇنىڭغا ئىرشىدۇ، ئاللاھ بۇ ئىشلارنىڭ قايسى بىرسىنى قىلىشقا مەجبۇرلىمايدۇ.

5)كىم ياخشىلىق سەۋەپلىرىگە ئېسىلسا، ئۇ مەقسەت قىلغان نەرسىنى تولۇقلاپ بېرىدۇ ۋە ئىشلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. كىم يامانلىق سەۋەپلىرىگە ئېسىلسا، ئۇنىڭغا مەقسەت قىلغان نەرسىنى تولۇقلاپ بېرىدۇ، ئۇنىڭ خاتالىقىدىن يېنىۋىلىشى ئۈچۈن مۆھلەت بېرىدۇ، تەس ئىشلىرىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ.

6) ئاللاھ بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرى، رىزقى، بەختلىك بولۇشى ياكى بەختسىز بولۇشىنى تەقدىر قىلغاندا، بۇ ئىشلارنى سەۋەپلىرى بىلەن بىرگە تەقدىر قىلغان. خۇدا خالىغاندىن باشقا تەقدىر قىلىنغان نەرسىلەر سەۋەپلىرىدىن ئايرىلالمايدۇ. كائىناتتىكى زەررە چاغلىق نەرسىدىن تارتىپ چوڭ جىسىملارغىچە ھەر بىر نەرسە قانۇنىيەت نىزامىغا مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغاندىم: الله مەخلۇقاتلارنىڭ تەقدىرىنى ئاسمان ۋە زېمىننى يارىتىشتىن 50 مىڭ يىل بۇرۇن پۈتۈۋەتكەن. ئۇ چاغدا اللەنىڭ ئەرشى سۇ ئۈستىدە ئىدى. (مۇسلىم: 2653) دېمەك، ئاللاھ تائالا كائىناتنى يارىتىشتىن 50 مىڭ يىل بۇرۇن، بىر بەندىنىڭ پالانى كۈندە، پالانى چىسلادا، پالانى ئورۇندا تۇغۇلىدىغانلىقىنى، مىجەز خاراكتېرىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى، ئۇ تاللايدىغان ئىلىمنى ۋە ئۇ قىلىدىغان ئىشلارنى ئۆز ئىرادىسى بىلەن تاللايدىغانلىقىنى بىلەتتى. ئىشلارنى شۇ بويىچە يېزىپ قويدى. شۇنىڭ ئۈچۈن يوقارقى ھەدىس شەرىپ ئەمەلنى ئىنسانغا نىسبەت بەردى.

7) بەزى ۋاقىتلاردا ياخشى ئىنسان ياخشى ئىشلارنى قىلىپ كېتىۋېتىپ، دۇنيانىڭ ھەر تۈرلۈك ئالدىشىغا ئەگىشىپ خاتا يولغا كىرىپ قالىدۇ. شۇ نوقتىدىن ئەمەل قىلىشتىكى ئەركىنلىمىزنى بىكار قىلىپ، مەسئۇلىيەتنى تەقدىرگە ئارتىپ قويۇش توغرا بولمايدىغان ئىش.

## 149.سۇئال: گۇناھلارغا تەقدىر بىلەن باھانە كۆرسىتىشنىڭ پاساتلىق تەرەپلىرى

گۇنا ۋە خاتالىقلارغا تەقدىر بىلەن باھانە كۆرسىتىش بىر قانچە تەرەپتىن خاتا:

1ـ تەقدىر بىلەن باھانە كۆرسەتكەندە ياخشى كىشلەر بىلەن يامان كىشلەر ئايرىلماي قالىدۇ، چۈنكى ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى يارىتىشتىن ئىلگىرى ئۇلارنىڭ تەقدىرلىرىنى يېزىپ بولغان، ئۇلار شۇنداق تۇرۇقلۇق ئىمان ۋە ياخشى ئەمەلنى قىلىش بىلەن بەختلىككە، كۇپىرلىق قىلىش ۋە گۇناھ ئىشلارنى قىلىش بىلەن بەختسىزلىككە بۆلۈنگەن.

2ـ ئەگەر ئىشنىڭ بۇرۇن پۈتۈۋېتىلگىنى گۇناھلارغا ئۆزرە بولىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئاللاھ ھالاك قىلىپ تاشلىغان ئاد، سەمۇد، فىرئەۋن، قارۇن ۋە لۇت قەۋمدىن ئىبارەت زالىم مىللەتلەر قىلغان زۇلۇملىرىدا ئۆزرە قويۇلغان بولاتتى. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۇلار زۇلۇم قىلغان چاغدا ئۇلارنى جازالىدى.

3ـ گۇنا ئىشلارغا تەقدىرنى باھانە قىلىپ كۆرسىتىشنى ھېچ بىر ئىنسان قوبۇل قىلمايدۇ. ئەگەر شۇنداق بولىدىغان بولۇپ قالسا مەسئۇلىيەتسىزلىك قىلغان كىشى ئەيىپلەنمەيدۇ، جىنايەتچى جازالانمايدۇ، زالىم ھساپقا تارتىلمايدۇ، دۈشمەنگە قارشى جىھاد ئېلىپ بېرىلمايدۇ، ناھەق ئىشلارغا قارشى كۆرەش ئېلىپ بېرىلمايدۇ، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇلۇپ، يامان ئىشلار چەكلەنمەيدۇ، بۇ ئىشنىڭ نەتجىسىدە ھايات بۇزۇلۇپ، جەمىيەت ۋەيرانچىلىققا ئۇچرايدۇ.

4ـ ئاسى گۇناھكارنىڭ تەقدىرنى باھانە قىلىشى نادانلىقتۇر. چۈنكى تەقدىرنى باھانە قىلىش جازاغا ئېلىپ بارىدىغان ئىككىنچى جىنايەتتۇر.

5ـ گۇناھ قىلىپ سالغاندا تەقدىرنى باھانە قىلىپ كۆرسىتىدىغان كىشى، قورۇسىغا ئوت ئۇچقۇنى ئۇچۇپ كەلگەن ئادەمگە ئوخشايدۇ. ئەقىللىق كىشلەر ئۇ ئادەمگە: ئۆيۈڭ كۆيۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئوتنىڭ ئۇچقۇننى ئۆچۈرگىن دىسە، ئۇ : بۇ ئۇچقۇن نەدىن كەلدى؟ شامال سۈرەپ كەلدى، بۇ مېنىڭ ئىشىم ئەمەس، باشقىلارنىڭ ئىشى، مېنىڭ بۇ ئىشقا ئالاقەم ۋە گۇنايىم

يوق دەپ، مۇشۇ باھانىلەرنى سەۋەپ قىلىپ تۇرىۋېرىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئۇچقۇن ئۇلغىيىپ ئۆيىنى پۈتۈن كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ. گۇنا ئىشلارنى تەقدىرگە ئارتىپ قويغان ئىنساننىڭ ھالى مۇشۇنداق بولىدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇسا ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن تاكاللىشىپ، ئۇنىڭغا: ”سەن گۇناھ ئىشلەپ، ئىنسانلارنى جەننەتتىن چىقىرىۋەتكەن ۋە ئۇلارنى بەختسىز قىلىپ قويغان ئادەمسەن “دەيدۇ. ئادەم ئەلەيھىسسالام: ”ئى مۇسا! اللە ئىنسانلار ئىچىدىن سېنى پەيغەمبەرلىككە تاللاش ۋە ئۆزى بىۋاستە سۆزلەش بىلەن شەرەپلەندۈردى. ھالبۇكى، اللە مېنى يارىتىشتىن ئىلگىرى پۈتىۋەتكەن ياكى اللە مېنى يارىتىشتىن ئىلگىرى تەقدىر قىلىۋەتكەن بىر ئىش ئۈچۈن مېنى ئەيىبلەمسەن؟ “دەيدۇ. شۇنداق قىلىپ، ئادەم ئەلەيھىسسالام گەپتە مۇسا ئەلەيھىسسالامنى يېڭىپ قويىدۇ. (بۇخارى: 4738)

ئادەم ئەلەيھىسسالام مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن مۇنازىرە ئېلىپ بارغاندا ئۆزىنى مۇداپىئە قىلدى، چۈنكى ئۇ ھەقىقەتتە ئىدى، ئۇ مۇسانى يەڭدى. چۈنكى ئىنسانلارنىڭ زېمىندا ياشىشى، زېمىندا مەسئۇلىيەتچان بولىشى ۋە ئۇ يەردە ھەر تۈرلۈك دەرت ئەلەملەرگە ئۇچرىشى، ئادەم ئەلەيھىسسالام پەيدا بولۇشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ تەقدىرى ئىدى.

مۇسا ئەلەيھىسسالام ئادەم ئەلەيھىسسالامنى گۇناھ قىلىپ سالغانلىقى ئۈچۈن ئەيىپلىدى دېگەن كۆز قاراش ئوچۇق خاتالىقتۇر. ئۇ ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلاتلىرىغا تېپىپ بەرگەن قىيىنچىلىقلىرى سەۋەبىدىن ئەيىپلىگەن ئىدى. ئادەم ئەلەيھىسسالام خاتالىق ئۆتكۈزگەنلىكىگە ئىنكار قىلمىدى، ئۇ خاتالىقنىڭ ئىلگىرى يېزىلىپ كەتكەن تەقدىر بىلەن سادىر بولغانلىقى بىلەن ئۆزرە ئېيتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئادەم تۆۋبە قىلدى.

6ـ مۇئمىن ئىنسان قىيىنچىلىق يۈز بەرگەندە تەقدىرگە تايىنىدۇ، تەقدىر بىلەن ھىمايىلىنىدۇ. ئىنساننىڭ بەخت سائادىتى بۇيرۇلغان ئىشنى قىلىش، چەكلەنگەن ئىشتىن يېنىش ۋە تەقدىرگە بويسۇنۇش بىلەن قولغا كىلىدۇ. شۇنى بىلىش كېرەككى، ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ۋە تەقدىرى بىلەن گۇناھ ئىشلارغا ھۆججەت كەلتۈرۈلمەيدۇ، چۈنكى ئاللاھ گۇناھ ئىشلارنى ھارام قىلدى ، بىراق مۇسىبەتلەرگە ھۆججەت كۆرستىلىدۇ.

## 150.سۇئال: قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش، سەۋەب ۋە تەۋەككۇل

قازا ۋە قەدەرگە ئىمان كەلتۈرۈش سەۋەب قىلىشقا ھەرگىز زىت كەلمەيدۇ. كىشىگە يەتكەن ياخشىلىق ـ يامانلىق، مۇسىبەت ـ خوشاللىق، پايدا ـ زىيانلارنىڭ ھەممىنى، شۇنداقلا بولۇپ ئۆتكەن ھەر قانداق بىر ئىشنى ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولدى، دەپ ئېتىقاد قىلىش ئىماننىڭ بىر پارچىسىدۇر. كېلىچەكتە بولىدىغان ھەر قانداق ئىشلارنىمۇ ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولىدۇ، دەپ ئېتىقاد قىلىش ئىماندىن. بىراق «ئاللاھنىڭ تەقدىرىدە نېمە بولسا شۇ بولىدىغۇ» دەپ سەۋەب قىلماسلىق ئىماندىن ئەمەس، بەلكى چوڭ خاتالىقتۇر. گەرچە ئىنساننىڭ رىزقى، ئەجەلى ۋە ياخشى ـ يامان پۈتۈن ئىشلىرى ئاللاھنىڭ تەقدىرى بىلەن بولسىمۇ، ئىنسان شۇ رىزقنى ھاسىل قىلىش، جېنىنى قوغداش ۋە ئۆزى ھەم جەمئىيەتكە پايدىلىق ئىشلارنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن سەۋەب قىلىشقا بۇيرۇلغان. ئەگەر ئۇ، «ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدىم» دەپ سەۋەبنى قولدىن بېرىدىكەن، ئۇ چوقۇم گۇناھكار بولىدۇ ۋە تەۋەككۇلنىڭ مەنىسىنى سۇيئىستېمال قىلغان بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ بۇ دۇنيادا ھەممە ئىشنى سەۋەبلەرگە باغلىغان. بۇ دۇنيا سەۋەب دۇنياسى. ھەر كىشى سەۋەب قىلىپ ئىشلىگىنىگە يارىشا قازىنىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « ئىنسان پەقەت

ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ» [نەجم سۈرىسى 39 ـ ئايەت].

## 151.سۇئال: تەۋەككۇلنىڭ مەنىسى ۋە شەرتى

تەۋەككۇل سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسى ـ بىرەر ئىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشقا كاپالەت تەلەپ قىلىش دېمەكتۇر. ئەمما ئۇنىڭ شەرىئەت ئىستېمالىدىكى مەنىسى ـ ئاللاھقا چىن ئىشەنچ بىلەن يۆلىنىش دېمەكتۇر.

تەۋەككۇل قىلىشنىڭ شەرتى ـ تەۋەككۇل قىلماقچى بولغان ھەر قانداق ئىش ئۈچۈن ئاۋۋال قولىدىن كېلىشى ۋە كۈچىنىڭ يېتىشىچە سەۋەبلەرنى قىلىش، ئۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئەمەلگە ئېششىنى ئاللاھقا تاپشۇرۇپ، ئاللاھقا چىن ئىشەنچ بىلەن يۆلىنىشتىن ئىبارەتتۇر. مەسىلەن: ئاددى بىر دېھقان ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىشتا، ئالدى بىلەن يەرنى ھەيدەپ يۇمشىتىدۇ، ئۇنىڭغا يېتەرلىك ئۇرۇق ۋە ئوغۇتلارنى چاچىدۇ، سۇنى ۋاقتىدا بېرىپ تۇرىدۇ، مۇندىن باشقا دېھقانچىلىقنىڭ پۈتۈن شەرتلىرىنى تولۇق ئورۇنلايدۇ. شۇنىڭدىن كېيىن زىرائەتنىڭ سالامەت ئۈنۈپ چىقىشى ۋە مول ھوسۇل بېرىشىنى ئاللاھقا تاپشۇرۇپ تەۋەككۇل قىلىدۇ. ئاللاھ خالىسا ئۇنى سالامەت ئۈندۈرۈپ مول ھوسۇل چىقىرىپ بېرىدۇ. خالىسا تەبىئەتنىڭ تۈرلۈك ئاپەتلىرىگە ئەمر قىلىدۇ ـ دە، زىرائەتلەرنى بىر ئاندىلا نابۇت قىلىۋېتىدۇ. شۇڭا ھەر قانداق ئىش سەۋەب قىلىش بىلەن بىرگە ئاللاھقا يۆلىنىش ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ. سەۋەبلەرگىلا چوقۇنۇپ كېتىپ ئاللاھنى ئۇنتۇپ قېلىش توغرا بولمىغاندەك، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدىم دەپ سەۋەب قىلماسلىق تېخىمۇ توغرا بولمايدۇ. تەۋەككۇل پەقەت ئاللاھقىلا قىلىنىدۇ. ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىش ئىبادەتنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئاللاھ بىزلەرنى ئۇنىڭغا تەۋەككۇل قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: « الله ئۇنىڭغا ئويلىمىغان يەردىن رىزىق بېرىدۇ، كىمكى اللهقا تەۋەككۇل قىلسا، الله ئۇنىڭغا كۇپايە قىلىدۇ، الله ھەقىقەتەن مەقسىتىگە يېتەلەيدۇ، الله ھەقىقەتەن ھەر بىر نەرسە ئۈچۈن مۇئەييەن مىقدار، مۇئەييەن ۋاقىت بەلگىلىدى. » [تالاق سۈرىسى 3 ـ ئايەت].

## 152.سۇئال: قازا قەدەر مەسىلىسىدە ئاللاھ بىكىتىۋەتكەن ئىشلار

قازا ۋە قەدەرنىڭ جۈملىسىدىن بەزى ئىشلار باركى، ئۇلارنى ئاللاھ تائالا ئىنسانلار خالىسۇن، ياكى خالىمىسۇن، ھېس قىلسۇن ياكى ھېس قىلالمىسۇن ئۇنىڭدىن قەتئىينەزەر ھالدا، بېۋاستە ئۆز خاھىشى بىلەنلا بېكىتىۋەتكەن. مەسىلەن: سىزنىڭ نەدە ۋە قاچان تۇغۇلىشىڭىز، ئاتا ـ ئانىڭىزنىڭ كىملەر بولىشى، بويىڭىزنىڭ ئېگىز ياكى پاكار بولىشى، چىرايىڭىزنىڭ چىرايلىق ياكى كۆرۈمسىز بولىشى، ئەقلىڭىزنىڭ ئۆتكۈر ياكى كەم بولىشى، خاراكتېرىڭىزنىڭ قانداق بولىشى، ئۆمرىڭىزنىڭ قانچىلىك بولىشى ۋە باشقىلار قاتارلىق ئىشلار بەندىنىڭ ئىختىيارى سىرتىدىكى ئىشلار بولغانلىقتىن، ئىنسانلار ئۇنىڭدىن جاۋابكار ئەمەس، ئەلۋەتتە. «ئاللاھ سىلەرنى ئاناڭلارنىڭ قورسىقىدىكى چېغىڭلاردا ئۆزى خالىغان شەكىلگە كىرگۈزىدۇ» [ئال ئىمران سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

## 153.سۇئال: ئۆزرىسى ھەقىقى قوبۇل قىلىنىدىغان كىشى كىم؟

ئىنساننىڭ قىلىدىغان ئىشلىرى ياكى جىنايى قىلمىشلىرىنىڭ بۇرۇن تەقدىردە بەلگىلەنگىنى، ئىنسانغا ئۆزرە بايان قىلىش پۇرسىتىنى بىرەلمەيدۇ. ھەقىقى ئۆزىرلىك ئادەم قىلغان ئەملىنىڭ ھۆكمىنى بىلمىگەن ياكى ئىرادىسى ۋە قۇدرىتى بولمىغان، يەتمىگەن ئىنساندۇر.

1) مەرىپەت سالاھىيتىگە ئىگە بولالمايدىغان كىچىك بالا، ساراڭ ۋە ئىسلام دەۋىتى يەتمىگەن ئىنسانلاردۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۈچ خىل ئادەمدىن گۇناھ

كىشىنىڭ ئويغانغىچە، كىچىك بالىنىڭ بالاغەتكە يەتكۈچە، ساراڭنىڭ ساقايغىچە بولغان ئارىلىقتا قىلغان ـ ئەتكەنلىرى يېزىلمايدۇ. (تىرمىزى: 1423)

2) شۇنداقلا مەجبۇرلانغان، ئۇنتۇپ قالغان ۋە خاتالىشىپ قالغان ئىنسانغا ئوخشاش قىلمىشىدا ئىرادىسى بولمىغان كىشى ئۆزىرلىك بولىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا: « سىلەر سەھۋەنلىكتىن قىلىپ سالغان ئىشلاردا سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، لېكىن قەستەن قىلغان ئىشلىرىڭلاردا( سىلەرگە گۇناھ بولىدۇ)»دەيدۇ، ( سۈرە ئەھزاب ـ 5 ـ ئايەت).

## 154.سۇئال:تەقدىرنى مۇداپىئە قىلغىلى بولامدۇ؟

بەزى كىشلەر تەقدىر مۇداپىئە قىلىنمايدۇ( يەنى قارشى تۇرغىلى بولمايدۇ دەپ ئويلايدۇ). شۇنىڭ ئۈچۈن: ئاللاھ كىمنىڭ كەمبەغەل بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا ئۇ كەمبەغەل بولىدۇ، كىمنىڭ باي بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا باي بولىدۇ. كىمگە خاتىرجەملىك تەقدىر قىلغان بولسا ئۇ شەكسىز ھالەتتە خاتىرجەم بولىدۇ، كىمگە كېسەل بولۇشىنى تەقدىر قىلغان بولسا ئۇ شەكسىز كېسەل بولىدۇ دەپ قارشىدۇ. شۇ سەۋەپتىن بۇلار: دۇئا قىلغانىنىڭ پايدىسى يوق، چۈنكى دۇئا تەقدىر قىلىنغان نەرسىنى ئۆزگەرتەلمەيدۇ دېيىشىدۇ.

بۇلارغا دەيمىزكى:

1) ئاللاھنىڭ نىمىنى تەقدىر قىلغىنىنى بىز بىلمەيمىز. ئۇنى پەقەت ئاللاھ بىلىدۇ، بىز ئۆزىمىزگە تەقدىر قىلىنغان نەرسىنى ئەمەلىيەتتە سادىر بولغاندىن كېيىن ئاندىن بىلىمىز، ئەمەلىيەتتە سادىر بولۇشتىن ئىلگىرى قانداق بولۇشىنى بىلمەيمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىلگىرى ھېچقانداق نەرسە تەقدىر قىلىنمىغاندەك ھەق سۆز ۋە ياخشى ئەمەللەرگە يۈزلىنىش لازىم بولىدۇ.

2) بىز ئاللاھنىڭ نېمىنى تەقدىر قىلغانلىقىغا قارىماي، ئاللاھنىڭ قانداق ئىشلارنى بۇيرۇپ، نىملەرنى چەكلىگەنلىكىگە قارايلى. بىز مۇشۇنى قىلىشقا قادىر ، ئۇ بىز ئۈچۈن پايدىلىقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن دۇئاغا ئېسلايلى، ئۇ شەرئىئەت رىغبەتلەندۇرگەن بىر ئىش، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاللاھ ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىقنىڭ سەۋەپلىرىدىن بىر سەۋەپ قىلىپ بەلگىلىدى. شۇنداقلا ئۇنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە يامانلىق ۋە بەختسىزلىكنى مۇداپىئە قىلىدىغان قىلىپ بەلگىلىدى.

3) ئىنسان ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشقا، ئىتائەت ئىشلار بىلەن گۇناھ بولىدىغان ئىشلارغا قارشى تۇرۇشقا بۇيرۇلغان. ئىنسان ئاللاھ ئۈچۈن بۇيرۇلغان تەقدىر بىلەن چەكلەنگەن تەقدىرگە ئۇرۇش ئىلان قىلىدۇ.

4) قورساق ئېچىشنىڭ، ئۇسساپ كېتىشنىڭ ئۆزىمۇ بىر تەقدىر، بىز بۇ تەقدىرگە تاماق يېيىش ۋە ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرىدىغان ئىچىملىكلەرنى ئىچىش ئارقىلىق قارشى تۇرالايمىز. ئۇمۇ تەقدىر، بۇمۇ تەقدىر. دىمەك سەۋەپ ئارقىلىق تەلەپ قىلىنىۋاتقان نەرسە ھاسىل بولىدۇ، سەۋەپ قىلمىسىڭىز ئىزدەۋاتقان نەرسىڭىزگە ئېرشەلمەيسىز.

5) ئەقىللىق ئىنسان تەقدىرگە تەقدىر بىلەن قارشى تۇرىدۇ ۋە قايتۇرىدۇ. ئىنسان سەۋەپسىز ياشىيالمايدۇ. قورساق ئېچىش، ئۇسسۇزلۇق، قورقۇش تەقدىرنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ، ئىنسانلار بۇ تەقدىرگە بۇ تەقدىرلارنى توسالغۇدەك تەقدىر بىلەن قارشى تۇرۇشقا ھەرىكەت قىلىدۇ. ئاللاھ مۇۋەپپەقىيەت ئاتا قىلغان ئىنسان ئاخىرەتنىڭ جازاسىدىن ئىبارەت تەقدىرگە تەۋبە قىلىش، ئىمان ئېيتىش ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىشتىن ئىبارەت تەقدىر بىلەن قارشى تۇرىدۇ. دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ئىلاھى بىردۇر، ئۇنىڭ ھىكمىتىمۇ بىردۇر، بەزىسى بەزىسىگە زىتلىشىپ قالمايدۇ.

## 155.سۇئال:ھىدايەت بىلەن ئېزىش ئارىسىدىكى ئىنسان

ھىدايەت دەرۋازىسى ھەممە كىشىلەرگە ئوچۇق:

ئاللاھ تائالا ئىنساننىڭ ئۆزىدىن ئۆزى مەسئۇل بولۇشىنى، ئاقىۋىتىنىڭ ئۆز قولىدا بولۇشىنى خالىدى. ئىنساننىڭ نىجاتلىقى ۋە بەختىنى ئىنساننىڭ ھەركىتى، چىقارغان كۈچى، پاكلىقنى ئارزۇ قىلىش ۋە ھاۋايى ھەۋەس ئۈستىدىن ھەقىقەتنى، ئېزىش ئۈستىدىن توغرا يولنى تاللىشىغا مۇناسىۋەتلىك قىلدى. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: « كىمكى ھىدايەت تاپىدىكەن، ھىدايەت تاپقاننىڭ پايدىسى ئۇنىڭ ئۆزىگە بولىدۇ. كىمكى ئازىدىكەن، ئازغانلىقنىڭ زىيىنى ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈندۇر، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ گۇناھىنى ئۈستىگە ئالمايدۇ»دەيدۇ، ( سۈرە ئىسرا- 15- ئايەت). « ئەگەر ياخشىلىق قىلساڭلار، ياخشىلىقىڭلار ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر، يامانلىق قىلساڭلارمۇ ئۆزەڭلار ئۈچۈندۇر»، ( سۈرە ئىسرا- 7 - ئايەت).

« ئاللاھ ھېچكىمنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ، كىشىنىڭ قىلغان ياخشىلىقى( نىڭ ساۋابى) ئۆزىگىدۇر، يامانلىقى(نىڭ جازاسى) مۇ ئۆزىگىدۇر»، ( سۈرە بەقەر- 286- ئايەت).

يۇقارقى ئايەتلەردىن ئىنساننىڭ ئىمان ئېيتىش، توغرا يولدا مېڭىشقا مۇتلەق ئىختىيارلىقى، ھۆرلىگى، شۇنداقلا ئېزىپ كەتسە مەسئۇلىيەتكە تارتىلىدىغانلىقى كۆرۈنۈپ تۇرىدۇ.

## 156.سۇئال: ئىككى نىئمەت بارلىق بەختىنىڭ ئاساسىدۇر

ئاللاھ بەندىللىرىگە بۈيۈك ئىككى نىئمەت ئاتا قىلدى. ئۇ ئىككى نىئمەت پۈتۈن بەختىنىڭ ئاساسى، بارلىق ياخشىلىقنىڭ مەنبىيىدۇر.

بىرىنچى: ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنى دەسلەپقى يارىتىلىشىدا ساپ تەبىئەت ئۈستىدە ياراتتى.

ئىككىنچى:ئاللاھ ئىنسانلارنى ئومۇمىيۈزلۈك ھىدايەت قىلدى، بىرەر مىللەتنى ئايرىپ قويمىدى، كىتاپ چۈشۈرۈپ بەردى، پەيغەمبەر ئەۋەتىپ بەردى ۋە ئۇلار بىلمىگەن نەرسىلەرنى ئۆگەتتى. دەۋەت يەتمىگەن كىشلەرنى ئازاپلىماسلىق ئاللاھنىڭ رەھمىتىدۇر. ئاللاھ قۇرئاندا:

## 157.سۇئال:«خالىغان كىشنى ئازدۇرىدۇ دېگەن» ئايەتنىڭ مەنىسى

ئاللاھ قۇرئاندا:« ئۆزىنىڭ يامان ئەمەلى چىرايلىق كۆرسىتىلگەن، شۇنىڭ بىلەن ئۇنى چىرايلىق ھېسابلىغان كىشى (ھىدايەت تاپقان كىشى بىلەن ئوخشاشمۇ؟) اللہ ھەقىقەتەن خالىغان كىشىنى گۇمراھ قىلىدۇ (خالىغان كىشىنى ھىدايەت قىلىدۇ). شۇڭا سەن ئۇلار ئۈچۈن (يەنى ئىمان ئېيتمىغانلىقلىرى ئۈچۈن) قايغۇرۇپ ئۆزۈڭنى ھالاك قىلىۋالمىغىن، اللہ ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر» دەيدۇ، ( سۈرە فاتىر- 8- ئايەت).

بەزىلەر مۇشۇ ئايەتكە ئېسىلىپ، ئايەتنى مۇلاھىزە قىلمىغانلىقى، ئايەتنىڭ بەزىسىنى يەنە بەزىسى بىلەن بىرلەشتۈرۈپ چۈشەنمىگەنلىكى سەۋەبىدىن قىلغان جىنايەتلىرىنى تەقدىرگە ئارتىپ قويۇشقا ئۇرۇنىدۇ. ئاللاھ قۇرئاندا:

« اللہ ھەقىقەتەن پاشا ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كىچىك نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن تارتىنىپ قالمايدۇ، مۆئمىنلەر بولسا ئۇنى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن نازىل بولغان ھەقىقەت دەپ بىلىدۇ؛ كاپىرلار بولسا: «اللہ بۇ نەرسىلەرنى مىسال قىلىپ كەلتۈرۈشتىن نېمىنى ئىرادە قىلىدۇ؟» دەيدۇ. اللہ بۇ مىسال بىلەن نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى ئىنكار قىلغانلىقتىن) ئازدۇرىدۇ ۋە نۇرغۇن كىشىلەرنى (ئۇنى تەستىقلىغانلىقتىن) ھىدايەت قىلىدۇ؛ شۇ ئارقىلىق پەقەت پاسىقلارنىلا ئازدۇرىدۇ. پاسىقلار اللہ ۋەدە ئالغاندىن كېيىن بەرگەن ۋەدىسىنى بۇزىدۇ. اللہ ئۇلاشقا بۇيرۇغان

شەيئىنى ئۈزۈپ قويىدۇ (يەنى سىلە ـ رەھىم قىلمايدۇ)، يەر يۈزىدە بۇزۇقچىلىق قىلىدۇ؛ ئەنە شۇلار زىيان تارتقۇچىلاردۇر »دەيدۇ(سۈرە بەقەر 26ـ27 ـ ئايەت).

دىمەك بۇ يەردىكى ئازدۇرۇش ۋەدىسىنى بۇزغان، زېمىندا بۇزغۇنچىلىق قىلغان پاسىقلار ئۈچۈن بېرىلگەن جازادۇر. كىشلەر ئىماندىن يۈز ئۆرۈپ، ئاللاھنىڭ پىرىنسىپىنى تاشلىغان چاغدا، ئاللاھ ئۇلارنىڭ دىللىرىغا پېچەت بېسىۋېتىش ۋە قەلبلىرىنى قاتتىق قىلىپ قويۇش بىلەن جازالىدى. بۇ ئۇلارنىڭ كاپىرلىقى ۋە ئاللاھنىڭ يولىدىن توسقانلىقىغا ئۇيغۇن جازادۇر.

ئاللاھ تائالا، ئازغۇنلۇقنى ئۇنىڭدىن كېيىنكى ئازغۇنلۇق بىلەن جازالايدۇ. ھىدايەتنى ئۇنىڭدىن كېيىنكى ھىدايەت بىلەن مۇكاپاتلايدۇ، شۇنداقلا يامانلىققا ئوخشاش يامانلىق بىلەن جازالايدۇ، ياخشىلىققا ئوخشاش ياخشىلىق بىلەن مۇكاپاتلايدۇ.

## 158.سۇئال: ئازدۇرۇتىش دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى

ئازدۇرۇتىش دېگەن سۆزنىڭ مەنىسى، يەنى بۇ كىشى ھىدايەتنى تاشلاپ، خاتا يولنى تاللىدى، شۇنىڭ بىلەن ئاللاھ ئۇ ئادەمنى مەقسىتىگە يەتكۈزدى. ئىزدەۋاتقان نەرسىسىنى تاماملاپ بەردى دىگەنلىكتۇر. ئاللاھ ئاتا قىلغان كۆزنى توغرا ئىشلەتمىگەن، قەلبىنى كۇپرى، يالغانچىلىق، ئىسراپ، شەك، زۇلۇم ۋە پاسىقلىق بىلەن بۇلغىغان كىشى ئاللاھنىڭ ھىدايىتىنى تاپالمايدۇ،. چۈنكى ئۇ، قىلىقى ۋە ئىستىلىنىڭ ناچارلىقى بىلەن ئۆزىگە ھىدايەت يولىنى تاقىۋەتتى، ئىستىلىنىڭ ئىنسان ھاياتىدا تەسىرى بارلىقىدا شەك يوق.

## 159.سۇئال: ئىرىشىنىڭ سەۋەبى

ئىنساندىن تۇنجى يۈز بېرىدىغان گۇناھ ئاللاھنىڭ ئازدۇرىشى ۋە تەس ئىشنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشى بىلەن ئەمەس، كۆڭلىنى خالىغانچە قويىۋەتكەنلىگى ئۈچۈن پەيدا بولغان.

ئاساسلىق مەسىلە، ئىنسان كۆڭلىنى قىزىققان نەرسىلەرگە قويۇۋەتتى، ئۆزى بىلەن كار بولمىدى، كۆڭلىنىڭ كەينىگە كىردى. قۇرئاننىڭ بايانىغا قاراڭ! « كىمكى ئۆزىگە( مۆجىزلەر ئارقىلىق) توغرا يول ئېنىق بولغاندىن كېيىن، پەيغەمبەرگە (يەنى ئۇنىڭ ئەمرىگە) مۇخالىپەتچىلىك قىلىدىكەن، مۆئمىنلەرنىڭ يولىدىن غەيرىگە ئەگىشىدىكەن، ئۇنى ئۆز يولىغا قويۇپ بېرىمىز، ئۇنى ( ئاخىرەتتە) جەھەننەمگە كىرگۈزىمىز، جەھەننەم نېمە دېگەن يامان جاي»دەيدۇ، ( سۈرە نىسا ـ 115ـ ئايەت).

ئەگەر سىز ئاللاھ ھەممە ئىشنى يارىتىپ يەنە نېمە ئۈچۈن جازالايدۇ؟ دېيىشىڭىز مۇمكىن!.

ئاللاھ ھەممە ئىشنى ياراتتى، بىراق سىزنىڭ خاتا يولدا مېڭىپ قالماسلىقىڭىز ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەۋەتىپ، كىتاپ چۈشۈرۈپ بەردى. پەيغەمبەر سىزگە قىلىدىغان ۋە قىلمايدىغان ئىشلارنى سىزىپ بەردى. بەختلىك بولۇشىڭىز ئۈچۈن چەكلەنگەن ئىشلاردىن يىراق بولۇشىڭىزنى تەۋسىيە قىلدى. سىز قايسى بىر ئىشنى قىلسىڭىز ئۆز ئىختىيارىڭىز بىلەن قىلدىڭىز، ئاللاھ سىزنى مەجبۇرلىغىنى يوق. قولىڭىزدىن تۇتۇپ تۇرۇپ يامان ئىشلارنى قىلدۇرمىدى. بەلكى يامان ئىشلاردىن قېچىشىڭىزنى بۇيرۇدى.

## 160.سۇئال: ھىدايەتنىڭ مەنىسى

ھىدايەت ئىككى خىل مەنادا كېلىدۇ: 1ـ كۆرسىتىپ قويۇش ھىدايىتى؛ 2ـ ياردەم بېرىش ھىدايىتىدۇر. بىرىنچىسى كاپىرلار بىلەن ئورتاق ئاقىۋەت. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلىدىغان ھىدايىتى كۆرسىتىپ قويۇش ھىدايىتىدۇر. ياردەم بېرىش ھىدايىتى ئاللاھقا ئىشەنگەن، ئاللاھنىڭ

پىرىنسىپىغا يۈزلەنگەن كىشىگە بولىدۇ. كۆرسىتىپ قويۇش ھىدايىتى بارلىق ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئومۇمدۇر. قىيىنچىلىقلارنى بويسۇندۇرۇپ بېرىش ۋە ياخشىلىق يوللىرىغا ياردەم بېرىش مەنىسىدىكى ئاللاھنىڭ ھىدايىتى، ئاللاھقا ئىشەنگەن ۋە ھەق يولغا ماڭغان كىشىگە بولىدۇ. ئەمما ئاللاھقا ئىشەنمەيدىغان ئاللاھنىڭ پىرىنسىپىغا ئېسىلمايدىغان، ياخشى ئىشلاردىن يۈز ئۆرۈگەن كاپىرلارنى ئاللاھ ھىدايەت قىلمايدۇ.

## 161.سۇئال:لەۋھۇلمەھپۇز دىگەن نىمە؟

لەۋھۇلمەھپۇز ـ ئاللاھ ئەزەلدە تەقدىر قىلىپ بەلگىلىگەن كائىناتتا بولىدىغان ھەر قانداق ھادىسىلەر، مەخلۇقاتلارنىڭ ئەھۋالى ۋە ئىنسانلارنىڭ قىلىدىغان ھەر قانداق ياخشى ـ يامان بارلىق ئىشلىرى خاتىرىلەنگەن بۈيۈك دىۋان دېمەكتۇر. ئۇنىڭ ئورنى ئاسمانلارنىڭ يۇقىرى تەبىقىسىدە. قۇرئان كەرىمدۇ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا چۈشىشتىن ئىلگىرى لەۋھۇلمەھپۇزغا يېزىلىپ ساقلانغان ئىدى. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «بەلكى ئۇ، لەۋھۇلمەھپۇزدا ساقلانغان ئۇلۇغ قۇرئاندۇر» [بۇرۇج سۈرىسى 21 ـ 22 ـ ئايەتلەر.]

## 162.سۇئال:ئەمەللەرنىڭ ئىنسان دىلىغا بولغان تەسىرى

ئاللاھنىڭ قانۇنى بويىچە ئەمەللەر ياخشى ياكى يامان بولسۇن ئىنساننىڭ دىلىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. مەسىلەن ناماز، ئەگەر بىر ئىنسان نامازنىڭ ۋاقتىغا تولۇق رىئايە قىلىپ، ئىخلاس بىلەن ئادا قىلسا، بۇ ناماز ئىگىسىنىڭ قەلبىگە نۇر، كۆڭلىگە خۇرسەنلىك، بەدىنىگە كۈچ-قۇۋۋەت، ئىرادىسىگە كۈچ، يۈزىگە نۇر ۋە يامان ئىشلاردىن قول ئۈزۈش مۇيەسسەرلىرىنى ئاتا قىلىدۇ.

1) يامان ئەمەللەرنىڭ ئوخشاشلا تەسىرى ۋە نەتىجىسى بولىدۇ. مەسىلەن: ھاراق ئىچىش، پاھىشە قىلىش، جازانىخورلۇق قىلىش ئىدىئولوگىيە، ئەخلاق، ئەقىل، قەلب، ۋىجدان ۋە ئىرادىدە ئىنساننىڭ دىلى ۋە ئىستىلىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ.

2) ياخشىلىقنىڭ ساۋابى ئۇنىڭدىن كېيىنكى ياخشىلىق، يامانلىقنىڭ جازاسى ئۇنىڭدىن كېيىنكى يامانلىق بولىدۇ. ئەمەللەرنىڭ تەسىرى ساۋاپ ۋە جازانىڭ بىر قىسمىدۇر. ئاللاھ تائالا سەۋەب ۋە نەتىجىلەرنى ياراتقۇچى، ئۇنىڭ كۈچ قۇۋۋەت ۋە تەسىرىنى بەرگۈچى، ئىرادىسى ۋە ھېكمىتىگە قارىتا ئۇ ئىشلارنى ماڭدۇرغۇچىدۇر.

## 163.سۇئال: تەقدىرنىڭ سىرى

تەقدىر مەسىلىسىدە " ھارام دەيدىغان بىر دائىرە" قېلىپ قالدى. ئەقىللىق كىشىلەر بۇ مەيدانغا كىرمەسلىكى ۋە ئۇ ئەتراپتا چۆگىلمەسلىكى لازىم. ئۇ بولسىمۇ ئاللاھنىڭ خاس قىلغان نەرسىسى، خالىغان نەرسىنى تاللىشى، دەرت ئەلەم ۋە بالانى تەقدىر قىلىشى، بۇنىڭغا نېمە ئۈچۈن بەردى؟ ئۇنىڭغا نېمە ئۈچۈن بەرمىدى؟ نېمە ئۈچۈن بىر تۈرلۈك كىشىلەرنى ھىدايەت قىلدى؟ ئەگەر خالىغان بولسا بارلىق ئىنسانىيەتنى ھىدايەت قىلغان بولاتتى. نېمە ئۈچۈن ئىنسانلارنىڭ گۇناھ ئىشلارنى قىلىشنى خالىدى؟ نېمە ئۈچۈن زالىم، نادان ۋە كاپىر ئىنساننى ياراتتى؟ نېمە ئۈچۈن ئۇنى پەرىشتە سۈپەت ياراتمىدى؟ دېگەنگە ئوخشاش ئاللاھنىڭ ھېكمىتىگە ئالاقىدار ئىشلار.

بۇنىڭغا ئوخشاش سۇئاللارغا ھەر قانداق چەكلىمىدىن خالى بولغان ئىلاھى خاھىش ۋە مۇتلەق ئىلاھى ئىرادىگە تەسلىم بولماقتىن باشقا قانائەتلىنەرلىك جاۋاپ يوق. بىز ئىلاھى ھېكمەتنىڭ ئازغىنا بىر قىسمىنىلا بىلەلەيمىز، كۆپلىگەن تەرەپلىرىنى بىلمەيمىز. ئۇ ھېكمەتلەرنى

بىلمەسلىكىمىز ئۇنىڭ يوق ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىمەيدۇ.

ئەقىللىق ئىنسان، ئاللاھنىڭ ھەر بىر نەرسىنى بىلىدىغانلىقى، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلىدىغانلىقى، رەھمىتىنىڭ ھەممە نەرسىدىن كەڭرى ئىكەنلىكى، ھەممە نەرسىدىن تولۇق خەۋەردار ئىكەنلىكى، ئاللاھنىڭ تەقدىرىدە ساقلانغان سىر ۋە ئاللاھدىن باشقىلار بىلمەيدىغان ئىلمىنىڭ بارلىقىنى بىلىشى يېتەرلىك دەلىلدۇر. ئاللاھ ئۇ ھېكمەتنىڭ سىرلىرىنى بىزگە كۆيۈنۈپ بىزدىن يوشۇردى. سىرنى بىلەلمىگەن ئىشلاردا ھېكمەتكە ئىشەنسەك يېتەرلىكتۇر. چۈنكى پەرۋەردىگار بىر نەرسىنى ئەھمىيەتسىز ياراتمايدۇ. ئەگەر ھەر ئىنسان ئۆزىنىڭ ئۆلۈپ كېتىدىغان ۋاقتىنى بىلىپ قالسا قانچىلىك ئازاپ ئىچىدە تۇرمۇش كەچۈرەر ھە!.

ئاللاھ قىلغان ئىشلىرىدىن سورالمايدۇ، ئىنسانلار سورىلىدۇ. تەقدىرنىڭ يۇقارقى ساھەلەردە ئىزدىنىشتىن چەكلەندۇق. چۈنكى ھەر قانچە قىلساقمۇ ھەقىقى نەتىجىگە ئېرىشەلمەيمىز، ئەقىل سەۋىيىمىزنىڭ كۈچى ئۇ ئىشلارغا يەتمەيدۇ. بۇ گېپىمىز ئىنسانىنىڭ ئۆز قىلمىشلىرى توغرۇلۇق ئىختىيارىمۇ ياكى مەجبۇرمۇ؟ دېگەن ساھەدە ئىزدىنىشكە زىت كەلمەيدۇ.

## 164.سۇئال: تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ مۇسبى ۋە تەسىرلىرى

تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ مۇسبى مۇسۇلمانىنىڭ ئەقلى، مەنىۋىيتى، ۋىجدانى، ئىرادىسى، پەرۋەردىگارى بىلەن بولغان ئالاقىسى ۋە ئومۇمى ئىسلام ھاياتىدا بەركەتلىك مۇسبى ۋە ياخشى تەسىرى بار. تەقدىرگە ئىشىنىش مۇسۇلمانىنىڭ خۇسۇسى ۋە ئومۇمى ئىستىلىدا قانداق بىر شارائىتتا بولمىسۇن ئىجابى تەسىرى بولىدۇ. ئەقىللىق ئىنسانلار بۇنى ھىس قىلىپ يېتەلەيدۇ.

1ـ خەتەر ۋە ئۇرۇش مەيدانلىرىدا كۈچلۈك بولۇش؛ ئاللاھ تەقدىر قىلغان نەرسە شەكسىز بولىدۇ، بىر ئىنسان ئەجەلى كېلىشتىن ئىلگىرى ئۆلۈپ كەتمەيدۇ، بىر ئىنسان ئۆمرىنى ئۇزارتىش ياكى قىسقارتىشقا قادىر بولالمايدۇ. تەقدىرگە ئىشەنگەن ئىنسان ئۆلۈمدىن قورقمايدۇ، چۈنكى تەقدىر قىلىنغان بولسا ئۆيدە بولسىمۇ ئۆلىدۇ، تەقدىر قىلىنمىغان بولسا ئۇرۇشتىمۇ ئۆلمەيدۇ. ئەجەل بەلگىلەنگەن، رىزىق بۆلۈنگەن، ھەممە ئىشلار ئاللاھنىڭ قولىدا دەپ ئېتىقاد قىلىدىغان ئىنسان، دىنىنى قوغداشتا قانداقمۇ ئۆلۈمدىن قورقسۇن؟ مۆئمىن ئىنسان ئۆمرىدىن ئەنسىرىمەيدۇ، چۈنكى ئۇ يېزىقلىق كىتاپتا ساناقلىق كۈن ۋە بەلگىلەكلىك تىنىقتىن ئىبارەت. مۇسۇلمانلارنىڭ دەسلەپكى تارىخى بۇنىڭ جانلىق شاھىدىدۇر. تەقدىرگە ئىشەنگەن ئىنسان باتۇر، قەيسەر ۋە قەھرىمان بولىدۇ. شىرلار قەدەم تاشلىيالمايدىغان ساھەلەردە خاتىرجەم قەدەم باسالايدۇ.

2ـ زالىملارغا قارشى تۇرۇشتا مۇستەھكەم تۇرۇش؛ تەقدىرگە ئىشەنگەن ئىنسان باتىل، زۇلۇم ئىشلارغا قارشى تۇرۇش ۋە يامان ئىشلارنى چەكلەشتە مۇستەھكەم تۇرىدۇ. ئىلاھلىق دەۋاسى قىلىدىغان پىرئەۋنلار ۋە زالىم ھۆكۈمرانلاردىن قورقمايدۇ. ئىنسانلار سىنىڭ ئۆمرىڭنى قىسقارتىشقا قادىر بولالمىغىنىدەك، رىزقىڭدىن بىر بۇردە ئېلىۋېلىشقىمۇ قادىر بولالمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمانلار زالىملارغا قارشى تۇرۇپ كەلدى، ئۇلار ھەر قانچە كۈچلۈك بولسىمۇ باش ئەگمىدى.

3ـ بالايى قازا چۈشكەندە سەۋر قىلىش؛ تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ يەنە بىر مۇسبى، بالايى مۇسىبەت چۈشكەندە سەۋر قىلىشتۇر. مۆئمىن كىشىنى قورقۇنچاقلىق، سەۋرسىزلىك ۋە تاقەتسىزلىك باسمايدۇ، بەلكى ئۇ مۇسىبەتلەرنى قەلبىدە ئورناپ كەتكەن تاغدەك ئىرادە بىلەن كۈتۈۋالىدۇ.

مۇسىبەت يۈز بەرگەندە تەقدىرگە ئىشىنىش مۇستەھكەملىك ئاتا قىلالايدۇ. چۈنكى ئۇ كەلگەن مۇسىبەتنىڭ ئۆزى يارتىلىشتىن بۇرۇن تەقدىر قىلىنغانلىقىنى بىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ قولدىن كەتكەن نەرسىگە غەم- قايغۇ قىلمايدۇ، كەلگەن خۇرسەنلىك بىلەن ئۆزىنى يوقۇتۇپ قويمايدۇ، بەلكى مۇستەھكەم ۋە تەمكىن ھالىتىنى ساقلاپ تۇرالايدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى ئىيسا ! مەن سەندىن كېيىن بىر ئۈممەت ئەۋەتىمەن، ئۇلارغا بىر خۇشاللىق يەتكەن چاغدا، اللەقا ھەمدە ئېيتىپ، شۈكۈر قىلىدۇ. ئۇلارغا بىر مۇسىبەت يەتكەن چاغدا، سەۋر قىلىپ، مۇكاپاتىنى اللەتىن تىلەيدۇ. ئۇلارنىڭ بۇنداق قىلىشىغا تۈرتكە بولغان ئامىل ئۇلاردىكى ئەقىل ۋە ئىلىم ئەمەس، بەلكى ئىخلاستۇر " دېدى. ئىيسا ئەلەيھىسسالام: "ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇنداقتا بۇ قانداق بولىدۇ؟ "دەپ سورىدى. الله تائالا: "ئۇلارنىڭ ئىخلاسىغا تۈرتكە بولىدىغان ئەقىل ۋە ئىلمنى مەن بېرىمەن "دېدى. (ئەھمەد26997)

4- ئاللاھ تەقسىم قىلغان نەرسە بىلەن رازى بولۇش؛ تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ مېۋىلىرىدىن بىرسى: ئاللاھ تەقسىم قىلغان نەرسە بىلەن رازى بولۇش، ئاللاھ رىزىق ئاتا قىلغان نەرسە بىلەن قانائەتلىنىشتۇر. بۇ مۇئمىننىڭ كۆڭلىدە ۋە ھاياتىدا ياخشى نەتىجە بېرىدۇ.

بىرىنچىسى: ھەقىقى بايلىق كۆڭۈلنىڭ بايلىقىدۇر: چۈنكى كىشىلەرنىڭ قاتارىدا بىر ئۇيمان ئالتۇن بىرىلسە يەنە ئىككىنچىسى بولسا بولاتتى دەيدىغانلار بار. ھەقىقى بايلىق كۆڭۈلنىڭ بايلىقىدۇر.

ئىككىنچىسى: رىزىق ئىزدەشتە ياخشى يول ئىزدەش، مۇئمىن كىشى رىزىق ئىزدەيدۇ، تۇرمۇشنى ياخشىلاش ئۈچۈن جاپا چېكىدۇ. بىراق نورمال يول بىلەن رىزىق ئىزدەيدۇ. كېچە- كۈندۈز دۇنيا ھەلەكچىلىگى بىلەن بولۇپ، بەدەنلىرى چارچاپ، قەلبلىرى چېچىلىپ، كۆڭلى غەمگە چۈمۈپ، بىردەممۇ كۆڭلى خاتىرجەم بولمايدىغان، مىڭسى ئارام تاپمايدىغان كىشىلەردەك بولۇپ كەتمەيدۇ.

ئۈچىنچى: قول ئىلكىدە بولمىغان نەرسىلەرگە ئۆزىنى ئۇرۇپ كەتمەيدۇ. كۈچىنىڭ يېتىشىچە ھەرىكەت قىلىدۇ، ئىرىشكىلى بولمايدىغان نەرسىنى ئارزۇ قىلىپ ياشمايدۇ.

5- ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىشتا ئىززەتلىك بولۇش؛ تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ يەنە بىر مېۋىسى، مۇئمىن كىشى ھاجىتىنى قولغا كەلتۈرۈشتە ئىززىتىنى قوغدايدۇ، ئۆزىنى خار قىلىپ قويمايدۇ، بېشىنى تۆۋەن قىلىپ قويىدىغان ئىشلارنى قىلمايدۇ، مەخلۇقتا بىلنى ئەگمەيدۇ. ئىززەت مۇئمىننىڭ شەرىپى، بۇنىڭغا سەل قاراشقا بولمايدۇ. بىر نەرسىگە ئىرىشىش ئۈچۈن ئۆزىنى خار قىلىش توغرا بولمايدۇ.

6- كۆڭۈل خاتىرجەم بولۇش؛ مۇئمىننىڭ كۆڭۈل خاتىرجەملىكىنى ھىس قىلىشى، قەلب ئارامىنى تېپىشىدۇر. چۈنكى ئۇ، ئاللاھ تەقدىر قىلغان خاتىرجەملىك چوقۇم بولىدىغانلىقى، ئاللاھ تەقدىر قىلغان بالايى قازادىن قېچىپ قۇتۇلالمايدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ. ئاللاھ تائالا كۆڭۈل خۇرسەنلىكىنى رازى بولۇش ۋە ئىشىنىش ئاساسىدا بەلگىلىدى. غەم ۋە قايغۇنى رەنجىش ۋە شەك قىلىشقا ئالاقدار قىلدى. ئاللاھنىڭ تەقدىرى شەكسىز ئىجرا بولىدىغان تۇرسا نېمىگە رەنجىمەك، ئىچى سىقىلماق ۋە شۇملانماق؟ مۇئمىننىڭ شۇئارى دائىم: " ئاللاھ نېمىنى تەقدىر قىلغان بولسا شۇ بولىدۇ" دىمەكتۇر.

7- خىزمەت ۋە ھەرىكەتكە يۈزلىنىشتىن ئىبارەت. مۇسۇلمان كىشى تەقدىرگە ئىشىنىش

ئارقىلىق كۆڭلىدە ۋە ھاياتىدا قولغا كەلتۈرگەن كۆڭۈل خاتىرجەملىكى، يۈرەك راھىتى، ئۆتمۈشكە ھەسرەتلىنىشتىن، ھازىرقى رىئاللىقتىن تاقەتسىزلىك قىلىشتىن، كېلەچەكتىن ئەنسىرەپ ئەككىلىنىشتىن سالامەتلىكنى ھېس قىلغاندىن كېيىن، دىلىنى تازىلاش، زېمىننى گۈللەندۈرۈش، جەمىيەتنى ئىسلاھ قىلىش ۋە ئالەمنى توغرا يولغا يېتەكلەشتە ئەجابى يۈلۈنۈشكە، پايدىلىق خىزمەتكە ۋە ياخشى خىسلەتكە يۈزەلەنمەكتىن باشقا يولنى تاپالمايدۇ. مانا بۇ مۇسۇلماننىڭ غېمى، بۆيرۈلغان ئىشلارغا بويسۇنۇش، چەكلەنگەن ئىشلاردىن قول تارتىش ۋە تەقدىر بىلەن رازى بولۇشتۇر. ئاجىز مۇسۇلمان تەقدىر بىلەن ھۆججەت كۆرستىدۇ( باھانە كۆرستىدۇ)، كۈچلۈك مۆئمىن كىشى ئاللاھنىڭ تەقدىرى مەغلۇپ بولمايدۇ، ھۆكمى قايتۇرۇلمايدۇ! دەپ ئىشىنىدۇ.

# يەتتىنچى باب. بەرزەخي ئالەم ھەققىدىكى بايانلار

## 165.سۇئال: ئىنساننىڭ بىسىپ ئۆتىدىغان مەنزىللىرى

ئىنسان تۆت مەنزىلنى بېسىپ ئۆتىدۇ. ھەربىر مەنزىلنىڭ پەرقى ئالدىنقى مەنزىلگە سېلىشتۇرغاندا ئىنتايىن چوڭ بولىدۇ. ئالدىنقى مەنزىل ئانىنىڭ بالىياتقۇسى بولۇپ، بۇ ھەم تار، ھەم قاراڭغۇ بىر مەنزىلدۇر. بۇ مەنزىل ئۈچ قاراڭغۇلۇقنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىككىنچى مەنزىل پانى دۇنيا بولۇپ، كىشى ئانىدىن تۇغۇلۇپ، تەربىيىلىنىپ، تەدرىيجى چوڭىيىپ، كۆنۈكۈپ قالغان جايدۇر، كىشى بۇ جايدا ئىش ھەرىكەتلىرى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ھەقىقي بەختلىك بولۇشى ياكى بەختسىزلىكى ئۈچۈن تەييارلىق قىلىدۇ. ئۈچىنچى مەنزىل بولسا، ئالەمى بەرزەختۇر. بۇ جاي روھقا نىسبەتەن دۇنيادىكى ھاياتلىق ئورنىدىن كەڭرى ۋە كاتتا جايدۇر. تۆتىنچى مەنزىل- جەننەت ياكى دوۋزاختىن ئىبارەت مەڭگۈ تۇرىدىغان ئەڭ ئاخىرقى جايدۇر. ئاللاھ تائالا ئەڭ ئاخىردا روھ بىلەن تەندىن پۈتكەن ئىنساننى پەللىمۇ- پەللە بۇ يەرگە يۆتكەيدۇ. ئانىنىڭ بالىياتقۇسىدىن دۇنيا ھاياتلىقىغا، دۇنيادىكى ھاياتلىقتىن ئالەمى بەرزەخكە، ئالەمى بەرزەختىن ئاخىرەت دەرگاھىغا يۆتكەپ ھەممىنى جەمئىلەيدۇ. بۇ مەنزىللەرگە يېتىشكە ئىنساندىن باشقا. . .. جانلىقلارنىڭ سالاھىيىتى ۋە لاياقىتى يوق.

## 166.سۇئال: بەرزەخ ئالەمى دېگەن قايسى ئالەم؟

بەرزەخ - بۇ دۇنيا ئالەمدىن ئايرىلىپ، ئاخىرەت ئالەمگە يېتىپ بارغىچىلىك بولغان ئارىلىقتىكى ئالەم دېمەكتۇر. ئۆلۈكلەر تا قىيامەت قايىم بولغان كۈنگە قەدەر بەرزەخ ئالەمدە بولىدۇ. بەرزەخ سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسىمۇ - ئىككى نەرسىنىڭ ئوتتۇرىسىنى ئايرىپ تۇرىدىغان توساق ياكى توسما دېگەنلىكتۇر. ئىنسان تۆت خىل ئالەمنى باشتىن كەچۈرىدۇ. ئۇلار:

1 - قاراڭغۇلۇق ئالەمى (يەنى ئانىسىنىڭ قۇرسىقىدىكى ئالەم) 2 - دۇنيا ئالەمى

3 - بەرزەخ ئالەمى 4 - ئاخىرەت ئالەمى.

ئاخىرەت ئالەمىنىڭ تۈگەيدىغان چېكى يوقتۇر. ئۇ مەڭگۈلۈك ئالەم.

## 167.سۇئال: قەبرە(بەرزەخ) ئالەمدىكى ئىشلار

مېيت دەپىن قىلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئاللاھ تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ئىككى پەرىشتە قەبرىدە مېيىتنىڭ يېنىغا ھازىر بولۇپ، ئۇنى ياتقان يېرىدىن تۇرغۇزىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن "رەببىڭ كىم؟ دىنىڭ نېمە؟ ۋە پەيغەمبىرىڭ كىم؟ "دېگەن سوئاللارنى سورايدۇ. مېيت ئەگەر مۇسۇلمان بولسا، يۇقىرىقى سوئاللارغا "رەببىم ئاللاھ، دىنىم ئىسلام، پەيغەمبىرىم مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام "دەپ جاۋاب

بېرەلەيدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا دوزاختىن بىر كۆرۈنۈش كۆرسىتىپ، سېنىڭ ئورنۇڭ ـ ئەگەر ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولمىغان بولساڭ ـ بۇ ئىدى. ئاللاھ سېنىڭ ئىمانىڭنىڭ سەۋەبى بىلەن ئورنۇڭنى جەننەتكە بەلگىلىدى، دەپ جەننەتتىن بىر كۆرۈنۈش كۆرسىتىدۇ ۋە يۈزىنى شۇ تەرەپكە قارىتىپ قويىدۇ. مېيت ئەگەر مۇسۇلمان بولمىسا يۇقىرىقى سوئاللارغا جاۋاب بېرەلمەيدۇ، ئۇنىڭغا جەننەتتىن بىر كۆرۈنۈش كۆرسىتىپ، ئەگەر سەن ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولغان بولساڭ ئورنۇڭ مۇشۇ ئىدى، ئەمدى سېنىڭ ئورنۇڭ دوزاخ بولىدۇ، دەپ يۈزىنى دوزاخقا قارىتىپ قويىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: مېيىت قەبرىگە قويۇلغاندىن كېيىن، مۇنكەر ۋە نەكىر ئىسىملىك، چېقىر كۆزلۈك، قاپقارا ئىككى پەرىشتە ئۇنىڭ يېنىغا كىرىدۇ. ئۇ ئىككىسى: سەن بۇ كىشى توغرۇلۇق نېمە دەيتتىڭ؟ دەپ سورايدۇ، ئۇ: ئۇ، اللەنىڭ بەندىسى ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى. بىر اللەتىن باشقا ھېچبىر مەئبۇدنىڭ يوقلۇقىغا، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ اللەنىڭ بەندىسى ۋە رەسۇلى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرەتتىم، ـ دەيدۇ. ئۇ ئىككى پەرىشتە: بىز سېنىڭ مۇشۇنداق دېيىشىڭنى بىلەتتۇق، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ قەبرىسىنىڭ ئۇزۇنلۇقى 70، كەڭلىكى 70 گەز كېڭەيتىلىپ، نۇرلاندۇرۇپ بېرىلىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا: سەن ئارام ئالغىن! دېيىلىدۇ. ئۇ: مەن ئائىلەمگە قايتىپ، ئۇلارغا (بۇ يەردىكى ئەھۋاللارنى) يەتكۈزىمەن، دەيدۇ. پەرىشتىلەر ئۇنىڭغا يەنە: سەن يېڭى توي قىلغان، ئەڭ ياخشى كۆرگەن كىشىسىدىن باشقا ھېچكىم ئويغۇتالمايدىغان يىگىتكە ئوخشاش ئۇخلىغىن! دەيدۇ. تاكى الله ئۇنى قايتا تىرىلدۈرگىچە، ئۇ شۇ ھالەتتە قالىدۇ. ئەگەر ئۇ مۇناپىق بولسا: مەن باشقىلاردىن نېمىنى ئاڭلىغان بولسام، شۇنى دېدىم. باشقىسىنى ئۇقمايمەن، دەپ جاۋاب بېرىدۇ. پەرىشتىلەر: بىز سېنىڭ مۇشۇنداق دەيدىغانلىقىڭنى بىلەتتۇق، دەيدۇ. ئۇنىڭ قەبرىسىگە: ئى قەبرە! يىغىلغىن، تارلىغىن ! دېيىلىدۇ. قەبرە يىغىلىپ، ئۇنىڭ ئۇستىخانلىرى بىر ـ بىرىگە كىرىشىپ كېتىدۇ. تاكى الله سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا ئۇنى قايتا تىرىلدۈرگىچە، ئۇ شۇنداق ئازابلىنىدۇ. (تىرمىزى: 1071)

## 168.سۇئال: تەن بىلەن روھنىڭ مۇناسىۋىتى

روھنىڭ تەن بىلەن بەش خىل مۇناسىۋىتى بولىدۇ:

(1) ئادەم تۇغۇلۇشتىن ئىلگىرى بالىياتقۇدىكى ئالاقىسى؛

(2) تۇغۇلغاندىن كېيىنكى ھاياتلىق داۋامىدىكى ئالاقىسى؛

(3) ئۇيقۇلۇق ھالەتتىكى ئالاقىسى، بۇ چاغدا روھنىڭ مۇناسىۋىتى ئىككى خىل ھالەتتە بولىدۇ. بىرخىل ھالىتى بەدەندىن ئايرىلماس ھالىتى (بۇ ھالەت تېبابەتتە روھى مۇقىم ـ دېيىلىدۇ). يەنە بىر خىلى روھنىڭ تەندىن ئايرىلىپ ھەرىكەت قىلىش ھالىتى (بۇ روھى راۋان ـ دېيىلىدۇ). روھنىڭ كېيىنكى ھالىتى ئادەم ئۇخلىغان چاغدا روھنىڭ تەندىن تولۇق ئايرىلىپ چىقىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ، روھ بۇ چاغدا تەندىن تولۇق ئايرىلىپ چىقىپ روھلار دۇنياسىغا چىقىدۇ. روھنىڭ روھلار دۇنياسىدا كۆرگەن ئىشلىرى كىشىنىڭ خاتىرىسىدە چۈش بولۇپ شەكىللىنىدۇ. روھنىڭ ئەۋۋەلقى ھالىتى (روھى مۇقىم) تەندىن ئايرىلمىغانلىقى ئۈچۈن تەن ھاياتلىقىنىڭ ئىپادىسى بولغان قان ئايلىنىش، نەپەس ئېلىش، يېگەن تاماقنىڭ ئاشقازاندا ھەزىم بولۇشى داۋاملىشىپ تۇرىدۇ.

(4) روھ بىلەن تەننىڭ ئالەمى بەرزەختە بولىدىغان ئالاقىسى بولۇپ، بۇ چاغدا روھنىڭ بىر قىسمى بولغان روھى مۇقىم ھالىتى بەدەندىن تولۇق چىقىپ كەتكەن بولسىمۇ، روھى راۋان يەنە تەن بىلەن بولغان ئالاقىسىنى ساقلاپ قالىدۇ. مۇشۇ سەۋەپتىن ئىسلام ئەنئەنىسىدە قەبرىستانغا بارغان

كىشىلەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرگە سالام قىلىش ئادىتى شەكىللەنگەن.

(5) قىيامەت قايىم بولغان چاغدىكى تەن بىلەن روھنىڭ ئالاقىسى. بۇ ئىنتايىن تولۇق بولغان بىر خىل ئالاقە شەكلىدۇر. بۇ چاغدىكى روھ بىلەن تەننىڭ ھالىتى ئۆلۈم، ئۇيقۇ ۋە بۇزۇلۇش- چىرىش قاتارلىق ناچار ھالەتلەر بولمايدىغان مەڭگۈلۈك مۇناسىۋەتتۇر.

## 169.سۇئال: قەبرىنىڭ ئازابى

قەبرىنىڭ ئازابى ـ كاپىرلارغا، مۇناپىقلارغا ۋە مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئاسىي ـ گۇناھكار كىشىلەرنىڭ بەزىسىگە بولىدۇ. مەيلى ئۇلارنىڭ جەسەتلىرى قەبرىلەرگە كۆمۈلمەستىن كۆيۈپ كۇل بولۇپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى يىرتقۇچلارغا يەم بولۇپ تۈگەشكەن بولسۇن، مەيلى قانداقلا ھالەتتە بولمىسۇن، ئاللاھ ھەر ھالەتتە ئۇلارنىڭ جانلىرى بىلەن جەسەتلىرىنى ئازابلاشقا قادىردۇر.

## 170.سۇئال: قەبرىنىڭ نېمىتى كىملەرگە بولىدۇ؟

قەبرىنىڭ نېمىتى ۋە راھىتى ھەقىقىي مۆئمىنلەرگە بولىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «شۇبھىسىزكى، "پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھتۇر "دېگەنلەر، ئاندىن توغرا يولدا بولغانلارغا پەرىشتىلەر چۈشۈپ: "قورقماڭلار، غەم قىلماڭلار، سىلەرگە ۋەدە قىلىنغان جەننەت ئۈچۈن خوشال بولۇڭلار " دەيدۇ» [فۇسسىلەت سۈرىسى 30 ـ ئايەت].

## 171.سۇئال: قەبرىنىڭ ئازابى ۋە نېمىتىگە ئىنكار قىلغۇچىلارغا رەددىيە

بەزى ئازغۇن كىشىلەرنى قەبرىدە مېيىتنىڭ تىرىلىشىگە، قەبرىنىڭ ئازابى ۋە نېمىتىگە ـ بۇنداق بولۇش رىئاللىققا ئۇيغۇن ئەمەس، قەبرىدىكى مېيىتنى ئاچقاندىن كېيىن ئۇ ئەسلىدىكى كۆمۈلگەن ھالىتىدە ياتقان، قەبرىمۇ كېڭىيىش ياكى تارلىشىش جەھەتتىن ھېچقانداق ئۆزگەرمىگەن دېگەن ئاخماقلارچە سۆزلىرى بىلەن ـ ئىنكار قىلىپ كەلمەكتە. ئۇلارنىڭ بۇ ئىنكارى نەقىل، ئەقىل ۋە ھېس دەلىللىرى بىلەن رەت قىلىنىدۇ.

نەقلىي دەلىل: قەبرىدىكى تىرىلىش، قەبرىنىڭ ئازابى ۋە نېمىتىنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكىنى تەكىتلەيدىغان ئايەت ۋە ھەدىسلاردىن بەزى دەلىللەر يۇقىرىدا بايان قىلىنىپ ئۆتتى. سەھىھۇلبۇخارىدا ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنۇ ھەدىسى رىۋايەت قىلىنغان: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىككى قەبرىنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: بۇ ئىككىسى قەبرىدە ئازابلىنىۋاتىدۇ. ئەمما چوڭ گۇناھ تۈپەيلىدىن ئەمەس، بۇلارنىڭ بىرسى سۆخەنچىلىك قىلاتتى، يەنە بىرسى سىيدۈكىگە دىققەت قىلمايتتى دېدى ۋە ھۆل شاختىن بىرنى ئېلىپ ئىككى پارچە قىلىپ، ھەر بىرىنى بىردىن قەبرىگە سانجىپ قويدى، ئاندىن: بۇ ئىككىسىنىڭ ئازابى مۇشۇ شاخ قۇرۇپ كەتكىچە بولسىمۇ يېنىكلىشى مۇمكىن دېدى. (بۇخارى: 1378)

ھېسسىي دەلىل: بەرزەخ ئالەمى بۇدۇنيا ئالەمىدىن ئايرىم بىر ئالەم. ئىنسان مۇشۇ ئالەمدە ئۆزىنىڭ ئەتراپىدا بولىۋاتقان نۇرغۇن ئىشلارنى بىلمەيدىغان ۋە ھېس قىلالمايدىغان تۇرسا، ئۇ باشقا بىر ئالەمدە بولىدىغان ئىشلارنى قانداقمۇ بىلەلىسۇن؟! ئانىنىڭ قورسىقىدىكى بوۋاق تۇغۇلغىچە باشقا بىر ئالەمگە ئائىت بولغانلىقتىن، ئۇنىڭ ئەھۋالىنى، خوشاللىقىنى، دەرتلىرىنى ۋە باشقا ئىشلىرىنى بىلەلمەيمىز. چۈنكى ئۇ باشقا بىر ئالەمدە، بىز باشقا بىر ئالەمدە ئەمەسمۇ؟!

بۇنى بىلىۋېلىش لازىمكى، قەبرىنىڭ ئازابى ۋە قەبرىدىكى راھەت دېگەندە، ئالەمى بەرزەخ (ئادەم ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن قىيامەت قايىم بولغۇچە بولغان ۋاقىت) نىڭ ئازاب- ئوقۇبىتى ۋە راھىتى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. شۇنداق بولغان ئىكەن ئادەم ئۆلگەندىن كېيىن مەيلى ئۇ قەبرىگە

كۆمۈلسۇن، ياكى يىرتقۇچ ھايۋانلارنىڭ قارنىغا كىرىپ كەتسۇن ۋە ياكى ئوتتا كۆيۈپ كۈل بولۇپ كەتسۇن، كۆكۈم ـ تالغان بولۇپ كەتسۇن، كۈللىرى ھاۋاغا توزۇپ كەتسۇن، جان چىققاندىن كېيىن قەبرىگە كىرگەنگە ئوخشاشلا، ئالەمى بەرزەخدىكى ئازابقا ۋە ياكى راھەتكە ئۇچرايدىغانلىقى چوقۇم. ئۇ ئازاب ياكى راھەت ئەۋەلدە روھقا، ئۇنىڭدىن كېيىن روھ ئارقىلىق تەنگە يېتىدۇ.

ئەقلىي دەلىل: ئۇخلىغان كىشى چۈشىدە رىئاللىققا مۇۋاپىق ھەق چۈشلەرنىمۇ كۆرىدۇ. ھەتتا بەزى كىشىلەر چۈشىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ئۆز سۈرىتى بىلەن كۆرىدۇ. لېكىن ئۇ كىشى ئويغانغاندىن كېيىن ئۆزىنى چۈشىدە كۆرگەنلىرىدىن بەكمۇ يىراق بىر جايدا ـ ئۆزىنىڭ ياتاق جايىدا ـ كۆرىدۇ. مۇنداق ئىشلار بۇ دۇنيادا رىئاللىقتا بولىۋاتقان تۇرسا، ئاخىرەت ئالەمىدە قانداقمۇ بولمىسۇن!؟ ئەمما ئۇلارنىڭ « قەبرىلەرنى ئېچىپ كۆرگەندىن كېيىن مېيىت ئەسلىدىكىدەك ياتقان، قەبرىمۇ كېڭىيىش ياكى تارلىشىش جەھەتتىن ھېچقانداق ئۆزگەرمىگەن» دەيدىغان گۇمانلىرىغا مۇنداق جاۋاب بېرىلىدۇ:

1 ـ قۇرئان ۋە ھەدىسلاردا بايان قىلىنىپ كەلگەن غەيبلەرنى ھېسسىي ئەزالار ئارقىلىق بىلەلمىگەنلىك سەۋەبىدىن ئىنكار قىلىشقا بولمايدۇ. ئىنكار قىلغۇچىلار ئىنساننىڭ بىلىشى ۋە كۆرىشى چەكلىك بولغانلىقتىن بۇدۇنيادىكى نۇرغۇنلىغان ماددىي نەرسىلەرنىمۇ بىلەلمەي، كۆرەلمەي كېلىۋاتقانلىقىنى بىلسە ئىدى، بۇ ئىشلارغا ئىنكار قىلمىغان بولاتتى.

2 ـ بەرزەخ ئالەمىنىڭ ئەھۋالى ھېسسىي ئەزالار بىلەن بىلگىلى بولمايدىغان غەيبىي ئىشلاردىندۇر. ئەگەر بۇ ئىشلار ھېس بىلەن بىلىنىدىغان بولسا ئىدى، غەيبكە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ ئەھمىيتى بولمىغان ۋە غەيبكە ئىشەنگۈچىلەر بىلەن ئىنكار قىلغۇچىلار ئوخشاش بولۇپ قالغان بولاتتى.

3 ـ قەبرىنىڭ ئازابى، نېمىتى، ئۇنىڭ كېڭىيىشى ۋە تارلىشىشنى مېيىتنىڭ ئۆزىلا بىلىدۇ. باشقىلار ئۇنى بىلەلمەيدۇ. خۇددى ئۇخلىغان كىشىنىڭ چۈشىدە تار بىر جايدا ئازابلىنىۋاتقانلىقى، ھەتتا قورقۇنچىدىن نالە ـ پەرياد قىلغانلىقىنى ئۇنىڭ قويىنىدا ياتقان جۈرىسىمۇ بىلمىگىنىدەك، ئۆلۈكنىڭ يېنىدا تۇرغان كىشىلەرمۇ ئۇنىڭغا نېمە ئىشلارنىڭ بولىۋاتقانلىقىنى قەتئىي بىلمەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا گاھىدا ساھابىلىرى بىلەن بىرگە ئولتۇرىۋاتقان ۋاقىتلىرىدا، ئۇنىڭغا ۋەھىي كېلەتتى ئەمما ساھابىلار ئۇنى ھېس قىلمايتتى.

4 ـ ئىنسانلارنىڭ ئىدراك قىلىش قابىلىيتى چەكلىك بولغانلىقتىن، مەۋجۇداتنىڭ ھەممىنى ئىدراك قىلالىشى مۇمكىن ئەمەس. يەتتە قات ئاسمان ۋە زېمىندىكى جانلىق، جانسىز مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇ سانا ئېيتىدۇ. ئاللاھ ئۇلارنىڭ ھەمدۇ سانالىرىنى خالىغان بەندىلىرىگە ئاڭلىتىدۇ. شۇنداقتىمۇ بۇ ئىشلار بىزلەرگە مەلۇم ئەمەس.

## 172.سۇئال:بەرزەخى ئالەمدىكى ئىشلارنىڭ يوشۇرۇن بولۇشتىكى سىر

ھەق سۇبھانەھۇ ۋەتەئالا ئۆزىنىڭ مېھرىبانلىقى ۋە سېخىيلىق خۇسۇسىيتى بىلەن مەۋجۇدات ئىچىدىكى نۇرغۇن ئىشلارنى ئىنسانلاردىن يوشۇرۇن تۇتتى، ئۇلارغا بىلدۈرمىدى. ئەگەر ئىنسانلار ئۇ ئىشلارنى بىلىپ كەتسە ئۇلارنىڭ ھايات ياشىمىقى تولىمۇ تەسكە توختايدۇ. ھاياتلىقنىڭ قانۇنىيەتلىرى ئۆز ئىزىدىن چەتنەپ كېتىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش مىساللاردىن بۇنى كەلتۈرۈش مۇمكىن: بىر ئادەمنىڭ كۆڭلىدە يەنە بىر ئادەمگە نىسبەتەن خەتەرلىك بىر يامان خىيال پەيدا بولسا، بۇ يامان خىيالنىڭ پەيدا بولغانلىقىنى قارشىي تەرەپ بىلىپ قالسا، ئۇ چاغدا بۇ بىلىپ

قىلىش ھەر ئىككى تەرەپكە نىسبەتەن تېخىمۇ زور خەتەرلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ. يەنە بىر مىسال: تىرىك ئادەم ئۆلۈپ كەتكەن ئادەملەرنىڭ قەبرىدىكى قورقۇنۇشلۇق ئەھۋالىنى كۆرەلىسە ياكى تولۇقى بىلەن بىلىپ كەتسە، جان چىققاندىن كېيىن ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنى ھېچكىم يەرلىكدە قويۇشقا پېتىنالمايتتى.

ئاللاھ تائالا ئۆز ھېكمىتى بىلەن ئاخىرەتكە تەۋە ئىشلارنى شەرىئەت ھۆكمى يۈكلەنگەن بۇ ئىنسانلاردىن يوشۇرۇپ قويىدى. بۇ غەيبكە ئىشىنىدىغان مۆئمىنلار بىلەن ئىشەنمىگۈچىلەرنىڭ پەرقىنى كۆرسىتىشنىڭ ئۇسۇلى ئىدى. بىر كىم ئاللاھنى تونۇسا، ئۇنىڭغا ئىشەنسە. ئىمان كەلتۈرسە، ئۆزى ئىشەنگەن ئاللاھنىڭ، ئۆز ھېكمىتى بىلەن شۇنداق سىرلىق ھادىسىلەرنى ۋۇجۇتقا چىقىرالايدىغان، ئۇنى بەزىلەرگە زاھىر قىلىپ بەزىلەرگە كۆرسەتمەيدىغان قۇدرىتىنىڭ بارلىقىنى، قانداقمۇ ئىنكار قىلغىلى بولسۇن؟ ئاللاھنىڭ بەزى ئىنسانلارنىڭ كۆزىدىن بۇ سىرلىق ھادىسىلەرنى يوشۇرۇپ قويغانلىقى ماھىيەتتە ئاللاھنىڭ شۇ كىشىگە رەھىم قىلغانلىقى ئىدى. ئۇنىڭ يەنە بىر ھېكمىتى شۇكى، ئىنسانلارنىڭ بىلىش سەزگۈلىرى ئاخىرەتكە تەۋە بولغان ھادىسىلەرنىڭ ئەينەن جەريانلىرىنى بىلىشتىن ھازىرچە ئاجىزلىق قىلىدۇ. ئەمما بىلەلمىگەنلىكتىن ئۇنى ئىنكار قىلىش ئەقىلسىزلىق، چېكىدىن ئاشقان شەخسىيەتچىلىكتۇر. چۈنكى ئىنسانىيەتنىڭ ھاياتلىق تارىخىدا غايىب ئالەمگە تەۋە بولغان ھادىسىلەرنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن، ئاۋازىنى ئاڭلىغان كىشىلەرنىڭ ئۆتكەنلىكىنى ھەممە ئادەم بىلىدۇ. بۇنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن بىر قىسىم كىشىلەر ئەينى ۋاقىتتا ھۇشىدىن كېتىپ دۇنيا ھاياتلىقىدىكى ئاللاھ ئىنئام قىلغان مەئىشەتلەردىن پايدىلىنالمىدى. بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ قەلب پەردىلىرى كۆتۈرۈلۈپ كېتىش بىلەن غايىب ئالەمدىكى ئىشلارنى كۆرۈشكە بەرداشلىق بېرەلمەي جېنىدىن ئايرىلدى.

## 173.سۇئال: قەبرە ئازابىغا سەۋەپ بولىدىغان ئىشلار

مېئراج كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قانچە خىل گۇناھلار سەۋەبىدىن قەبرە ئازابى بولىدىغانلىقىنى ساناپ كۆرسەتكەن ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنى بويىچە ئۇنىڭ سەۋەپچىلىرىدىن تۆۋەندىكىلەرنى ساناپ كۆرسۈتۈش مۇمكىن: بۇلار قەلب، كۆز، قۇلاق، ئېغىز، تىل، قورساق، جىنسىي ئەزا، قول، پۇت ۋە بەدەن قاتارلىق ئەزالارغا مۇناسىۋەتلىك چوڭ گۇناھلارنى قىلغاندىن كېيىن تۆۋبە قىلمايلا ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمگە قەبرىنىڭ ئازابى بولىدۇ.

چېقىمچىلىق، يالغانچىلىق، غەيۋەتخورلۇق، يالغان گۇۋاھلىق بېرىش، ئىپپەتلىك كىشىلەرگە «زىنا قىلدى» دېگەن بۇھتان چاپلاش، كىشىلەر ئارىسىدا پىتنە- ئېغۋا تارقىتىش بىلەن تىنچسىزلىق پەيدا قىلىش، بىدئەتلىك ئىشلارنى تەرغىپ قىلىش، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەنىگە لايىق بولمىغان سۆزلەر بىلەن ئۇنى ھاقارەت قىلىش، ئەمەلىيەتتە يۈز بەرمىگەن ۋەقەلەرنى ئۆزىنىڭ خىيالى بويىچە توقۇپ سۆزلەش، جازىنخورلۇق قىلىش، يېتىملەرنىڭ ھەققىنى يولسىزلىق بىلەن ئىگەللىۋېلىش، پارىخورلۇق ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھارام يوللار بىلەن كىشىلەرنى قاقتى-سوقتى قىلىش، مەس قىلىدىغان ئىچىملىك- چېكىملىكلەرنى ئىستېمال قىلىش ۋە ئېلىپ سېتىش، زىناخورلۇق ۋە بەچچىۋازلىق قىلىش، ئوغۇرلۇق قىلىش، خىيانەت قىلىش، ئالدامچىلىق-قويمىچىلىق، توختامغا خىلاپلىق قىلىش، ھىيلە- مىكىر بىلەن خەلقنى ئالداپ جان بېقىش، جازانە ۋە پارا قاتارلىق يولسىز ئالغۇ- بەرگۈ ئىشلار ئۈچۈن ئارىچىلىق قىلىش، ھىيلە بىلەن شەرىئەتتىن يوچۇق ئىزدەپ ھارام ئىشلارنى ھالال قىلىش، ھالال ئىشلارنى ھارام قىلىش، پەرىز ئىشلارنى ئىجرا

قىلماسلىق ئۈچۈن پەتىۋا ئىزدەش، مۇسۇلمانلارنىڭ دىلىنى ئاغرىتىش، مۇسۇلمانلارنىڭ كىشى بىلمىگەن ئەيىب نۇقسانلىرىنى كوچىلاپ يۈرۈش، ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىنىڭ قارشىسىغا ھۆكۈم چىقىرىش، گۇناھلىق ئىشلارغا ياردەم بېرىش، كىشىلەرنىڭ شەرىئەت چەكلىمىسىنى بۇزۇپ تاشلايدىغان ئىشلارغا ياردەم بېرىش، خەلق ئاممىسىنىڭ قېنى، مېلى ۋە يۈز ئابرۇيىغا دەخلى-تەرۇز قىلىدىغان ئىشلار ئۈچۈن قولچوماق بولۇش، يولسىزلىق بىلەن قان تۆكۈش، ئىتقادسىزلىقنى ئەسەبىيلىك بىلەن تەرغىب قىلىش، ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ۋە سۈپەتلىرىنىڭ ھەقىقىتىنى ئىنكار قىلىش، ئۆزىنىڭ خۇسۇسى قارىشىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەنئەنىسىدىن يۇقىرى ئورۇنغا قويۇش، مۇسىبەت ۋە ماتەم بولغاندا ئاياللار يۇقىرى ئاۋاز بىلەن يىغلاش ۋە ئۇنى ئاڭلاپ تۇرۇش، نەغمە ۋە ساز تۈرلىرىنىڭ ئىچىدە ئاللاھ ھارام قىلغان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چەكلىگەن مەزمۇنلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان تۈرلىرىنى قىلىش ۋە ئاڭلاش- كۆرۈش، قەبرىنىڭ ئۈستىگە مەسجىد بىنا قىلىش، ۋە مەسجىدلەرگە زىننەت چىراقلىرىنى ئورنىتىش، كىشىلەردىن بىر نەرسە ئالغاندا تولۇق ئېلىش- بەرگەندە كام بېرىش، چوڭچىلىق بىلەن ئۆزىگە سۇر پەيدا قىلىپ كىشىلەرنىڭ كۆڭلىگە ۋەھىمە سېلىش، ياخشى ئىشلارنى ساۋاپ ئىزدەش نىيىتى بىلەن ئەمەس باشقىلارغا كۆز- كۆز قىلىش مەقسىتىدە رىياگەرلىك بىلەن قىلىش، باشقىلارغا كەمسىتىش نەزىرى بىلەن قاراپ ئۇلار توغرىسىدا ئۇسەك سۆزلەرنى قىلىپ يۈرۈش، مۇسۇلمانلار ئىچىدىن بۇرۇن ئالەمدىن ئۆتكەن كىشىلەرنىڭ ھەققىدە تەنىلىك ئىبارىلەرنى ئىشلىتىش، ئۇلارنى ھاقارەتلەش، پالچىلىق، يۇلتۇزلارغا چوقۇنۇش ۋە يۇلتۇزلارنىڭ ھەرىكىتى بىلەن كىشىنىڭ كەلگۈسىگە باھا بېرىش، كىشىلەرنىڭ قىياپەتتىن، يۈرۈش تۇرۇشتىن كىشىلەرنىڭ كەلگۈسىگە باھا بېرىش ۋە ئۇلاردىن سۇئال سوراش، ئۇلارنىڭ ئېيتىپ بەرگەن كەلگۈسى توغرىلىق سۆزلەرنى راست دەپ قاراش، زالىملارغا يانتاياق بولۇپ، باشقىلارنىڭ مال- مۈلكىگە ئىرشىش بەدىلىگە ئاخىرەتلىك ئىشلاردىن كېچىش، خۇدادىن قورقماي ئۆزىگە ئوخشاش يەنە بىر مەخلۇقتىن زىيادە قورقۇپ كېتىش (ئىرادىسى زىيادە ئاجىز بولۇش)، ئاللاھنىڭ سۆزى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى ئارقىلىق توغرا يولغا مېڭىشقا چاقىرىلسا ئۇنى قوبۇل قىلماسلىق- نەزەر كۆزىنى سالماسلىق. ئەمەلىيەتتە ئەسكى بىر ئادەم بىرەر ياخشىلىق قىلسا ئۇنىڭغا چوقۇنۇپ كېتىش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىپ بەرسە كۆڭلىگە تەسىر قىلماسلىق، ھاياجانلانماسلىق، بەدىنى ئېغىرلىشىپ قالدەك ھېس قىلىش، ئىچى سىقىلىش، گۇناھلىق سۆزلەر، شەھۋانىي پاراڭلار بولسا ئىچكى دۇنياسىدىن خۇشاللىق تۇيغۇلىرى قايناپ كېتىش، تەنلىرى ھۇزۇرلىنىپ، ھاياجانلىنىپ كېتىش، نازلىنىپ تۇرالماسلىق، يالغان ئىشلاردا ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن قەسەم قىلىش، قىلغان گۇناھلىرىدىن پەخىرلىنىش، كىشىلەرنىڭ يۈز ئابرۇيى، مال مۈلۈك، بالىچاقىلىرىغا خىيانەت قىلىش، يامان غەرەزدە بولۇش، باشقىلارنىڭ تىل ئازارىدىن قورقۇپ نامازنى كېچىكتۈرۈپ ئوقۇش، نامازنى زىيادە تىزلىك بىلەن كەم- كۈتە ئوقۇش، توخۇ دان چوقۇغاندەك سەجدە قىلىش، نامازنىڭ قىيام، رۇكۇ، سەجدە قاتارلىق بۆلەكلىرىنى قورقۇش تۇيغۇسىدا تۇرۇپ ئىخلاس- ئەستايىدىللىق بىلەن ئوقۇماسلىق، زاكات بەرگەندە چىن دىلىدىن سۆيۈنمەسلىك، قىلغان ساخاۋىتىدىن خۇشاللىق ھېس قىلماسلىق، قۇدرىتى بار تۇرۇپ ھەج قىلماسلىق، قول ئىلكىدە بار تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ ھەققىنى قايتۇرماسلىق، گۇناھ بولىدىغان ئىشلارنى قىلىشنى داۋاملىق ئويلاپ تۇرۇش، باشقىلارنى كۆزىگە ئىلماسلىق، ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش خاھىشىدىن ئۆزىنى تارتماسلىق، ئۇرۇق-

تۇققانلارغا يار- يۆلەك بولماسلىق، كەمبەغەل، نامراتلارغا، يېتىم ئوغۇل، تۇل ئاياللارغا ئىچ ئاغرىتماسلىق، ئۇلارنىڭ بېشىنى سىلىماسلىق، ياردەم بەرمەسلىك، ئۇلارغا ئازار بېرىش، رەنجىتىش، قوپاللىق بىلەن مۇئامىلە قىلىش، ئۆزىنىڭ شارائىتى يار بەرمىگەن ئەھۋالدا باشقا پۇلدارلارنى ئايەت ۋە ھەدىسلەرنىڭ مەزمۇنىنى يەتكۈزۈپ تۇرۇپ رىغبەتلەندۈرمەسلىك، قولۇم- قوشنىلار ئارا ئۆي سايمانلىرىنى ئارىيەت بەرمەسلىك (قۇلقا بەرمەسلىك)، ئۆزىنىڭ گۇناھ ۋە كەمچىلىكلىرىنى ئۇنتۇپ قېلىش، باشقىلارنىڭ گۇناھ ۋە كەمچىلىكلىرىنى ئېچىپ يۈرۈش. يۇقارقى ئىشلار كىشىنى قەبرە ئازابىغا دۇچار قىلىدىغان قىلمىشلاردۇر. كىشىنىڭ گۇناھى قانچە كۆپ بولسا، قەبرىدە تارتىدىغان ئازاب شۇنچە كۆپ بولىدۇ، قىلغان گۇناھى قانچە ئاز بولسا، قەبرىدە تارتىدىغان ئازاب شۇنچە ئاز بولىدۇ. يۇقارقىلارنىڭ ئىچىدە بىر قىسىم گۇناھلار كىچىك، يەنە بىر قىسىملىرى چوڭ گۇناھلاردۇر. چوڭ گۇناھلاردىن قول ئۈزۈپ تەۋبە قىلسا، ئۇ كىچىك گۇناھقا ئۆزگىرىدۇ ياكى يوقۇلىدۇ.

## 174.سۇئال: قەبرە ئازابىدىن قۇتۇلۇشنىڭ چارىسى

كىشىنى قەبرىنىڭ ئازابىدىن ساقلايدىغان ۋە ئۇنىڭدىن قۇتقۇزىدىغان چارە تەدبىرلەرنىڭ ئىچىدە ئەڭ ياخشى تەدبىر شۇكى، كىشى ھەر كۈنى ئۇخلاشتىن ئىلگىرى ئاللاھقا چىن دىلى بىلەن يۈزلىنىپ ئولتۇرۇپ، ئەستايىدىللىق بىلەن ئۆزىنىڭ بىر كۈنلۈك ئىشىنى ھېساپلاپ باقسۇن. بۇ بىر كۈندە قانچىلىك يامانلىق، گۇناھلارنى قىلىپتۇ، قانچىلىق ياخشىلىق- ساۋاپلىق ئىشلارنى قىلىپتۇ، ئۆزىنى تەكشۈرۈپ كۆرگەندىن قىلغان گۇناھلىرىغا دەرھال تەۋبە نەسۇھ (تولۇق ئەستايىدىللىق بىلەن ئاللاھقا يىغلاپ تۇرۇپ تەۋبە قىلىش) قىلغاندىن كېيىن ئاندىن ئۇخلىسۇن. ئەتىدىن باشلاپ قەتئى گۇناھ قىلمايمەن، دەپ قەتئى ئىرادە باغلىسۇن. ئەگەر ئۇ كىشىگە شۇ كېچىدە قازا يېتىپ ئۆلۈپ قالسا، تەۋبە بىلەن ئالەمدىن كەتكەن بولىدۇ. ئەگەر ساق ئويغىنالىسا، قىلغان تەۋبىسى ئۈچۈن ئاللاھنىڭ بەرگەن ئىلتىپاتلىرىغا ئىرىشكەنلىكىدىن كۆڭلى خۇش بولۇپ قالىدۇ. شۇ ئارقىلىق ئېتىقادى تېخىمۇ كۈچىيىدۇ، ئاللاھقا تېخىمۇ بەك يۈزلىنىدۇ. كۈنسىرى دىلى سۈزۈلۈپ، كۆڭلى ئاقىرىپ، كۈندىن - كۈنگە ياخشى ئىشلارنى قىلغۇسى كېلىپ تۇرىدىغان بولۇپ قالىدۇ. شۇ ئارقىلىق نۇرغۇن ياخشىلىقلارنى قىلىۋېلىش پۇرسىتىگە ئىگە بولىدۇ. كىشىگە مۇنداق ئۇيقۇدىن ياخشىراق ئۇيقۇ بولماس؟ كىشى ئۆزىنى كۈندۈلۈك تەكشۈرۈشتىن ئۆتكۈزۈپ بولغاندىن كېيىن قاتتىق ئۇيقۇ تۇتقۇچە بولغان ئارىلىقتا ئاللاھنى زىكرى قىلسا، سۈننەت، نەپلى ئىبادەتلەرنى قىلسا، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىگە تەۋپىق بېرىدۇ. ئۇنىڭغا ياخشى ئادەم، ياخشى ئىشلارنى ئۇدۇللاپ بېرىدۇ، شۇنداق ئىشلار ئۇنىڭغا ئۇدۇل كېلىپلا تۇرىدىغان بولۇپ قالىدۇ. ئۆزىنى كۈندۈلۈك تەكشۈرۈپ تۇرۇش، كۈندۈلۈك تەۋبە قىلىش، كۈندۈلۈك ئاللاھنى زىكرى قىلىشتىن ئىبارەت بۇ ئۈچ ھەرىكەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسىدۇر.

## 175.سۇئال: قەبرە ئازابى قانچە تۈرلۈك بولىدۇ؟

قەبرىنىڭ ئازابى ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بۇنىڭ بىر تۈرى ئەۋۋەلقى سۈر چېلىنغۇچە توختىماي داۋاملىشىدۇ، بىرىنچى سۈر بىلەن ئىككىنچى سۈرنىڭ ئارىلىقىدا ئازاب كاپىرلاردىن باشقىلارغا يېنىك بولىدۇ. بۇنداق كۈپرى ئۆلۈمدىن ئاللاھ ھەممىمىزگە پاناھ بەرسۇن. يەنە بىر خىلى قەبرە ئىچىدە بىر مەزگىل ئازاب بولۇپ كېيىن توختاپ قالىدۇ. بۇنداق ئازاب ئىمان بىلەن ئالەمدىن كەتكەن كىشىلەرگە خاسدۇر. چۈنكى ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى يەڭگىلراق بولىدۇ. گۇناھىنىڭ

مقدارىچە ئازاب بولغاندىن كېيىن ياكى تىرىكلارنىڭ دۇئاسى ۋە ئۇلار مېيىتنىڭ ھەققىدە قىلغان سەدىقات، ئىستىغفار، ھەج تاۋاپ قىلىش، قۇرئان ئوقۇتۇپ ساۋابىنى ئاتاش ۋە ئۇنىڭدىن باشقا خەيرلىك ئىشلار تۈپەيلىدىن ئازاب يەڭگىللەيدۇ ياكى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

## 176.سۇئال: روھلارنىڭ بەرزەخى ئالەمدىكى ئورنى

روھنىڭ ئالەمى بەرزەختە تۇرىدىغان جايلىرىنىڭ پەرقى چوڭ بولۇپ، بەزى ئۇلۇغلارنىڭ روھى پەيغەمبەرلەرنىڭ روھلىرى تۇرىدىغان ئەئلائى ئىللىيىن دېگەن يۇقىرى مەرتىۋىلىك جايدا بولىدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ جانلىرى جەننەتلەرنىڭ ئەڭ يوقىرى تەبىقىلىرىدە نېمەتلىنىدۇ. پەيغەمبەرلەرنىڭ روھلىرى تۇرىدىغان ئەئلائى ئىللىيىنلەر ئوتتۇرىسىدىمۇ كۆپ پەرق بولىدۇ. بەزى پەيغەمبەرلەرنىڭ دەرىجىسى يۇقىرى، بەزىلىرىنىڭ ئوتتۇرىھال، بەزىلىرىنىڭ دەرىجىسى ئەئلائى ئىللىيىننىڭ تۆۋەن دىرىجىسىدە تۇرىدۇ. شەھىدلاردىن بەزىلىرىنىڭ جانلىرى جەننەتلەردە ئەركىن ئۇچۇپ يۈرىدۇ، بەزىلىرىنىڭ جانلىرى ـ ئۇلاردا باشقىلارنىڭ قەرزى ياكى ئامانىتى بولۇپ، ئۇنى ئادا قىلمىغانلىقلىرى سەۋەبلىك ـ جەننەتنىڭ ئىشىكى ئالدىدا توختىلىپ تۇرىدۇ. تەقۋا ياخشى زاتلارنىڭ جانلىرى جەننەتلەردە خۇشپۇراقلار ئارىسىدا ھۇزۇرلىنىدۇ. ئادەتتىكى مۇسۇلمان كىشىلەرنىڭ جانلىرى ئۆزلىرىنىڭ ئەمەللىرىگە لايىق جەننەتتىن ئورۇن ئالىدۇ. مېئراج كېچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرگەن ۋەقەلەر شۇنى چۈشەندۈرىدۇ. بۇ روھلار يېشىل، كۆك ئۇچارلىقلارنىڭ ئىچىدە بولىدۇ، بۇ جانۋارلار جەننەتنىڭ خاھلىغان يەرلىرىدە ئۇچۇپ يۈرىيدۇ. ئۇلار يۇقىرى مەرتىۋى، ئىززەت- ھۆرمەتكە سازاۋەر بولغانلىقتىن جەننەت ئارا سەيرى قىلىپ يۈرەلەيدۇ. بەزىلەرنىڭ تۇرىدىغان جايى جەننەتنىڭ دەرۋازىسى ئالدىدىكى كۆك گۈمبەزنىڭ ئىچىدە بولىدۇ. ئەتىگەن ۋە ئاخشامدا جەننەتتىن رىزىقلەر كېلىپ تۇرىدۇ. ئاللاھقا يېقىنلىق ھاسىل قىلغۇچىلار، شۇھەدائىلار، ۋە سالىھلاردىن باشقا ئۆمرىنى ئاخىرەت ئىشلىرىدىن بىخەۋەر، بىخۇتلۇقتا، گۇناھ بىلەن ئۆتكۈزگەن، ئىلىم ۋە مەئرىفەتۇللاھ ھاسىل قىلىشنىڭ پايدىسىدىن قۇرۇق قالغان، تائەت ۋە ئىبادەت قىلمىغان، شەھۋانىي ئارزۇ، تەن ھەۋەسلىرىگە بېرىلىپ كەتكەن، شەيتاننىڭ قىزىقتۇرۇشلىرىغا ئەگىشىپ كەتكەن، ئۆمرى تەۋبە ئىستىغفارسىز ئۆتكەن گۇناھكار مۇسۇلمانلارنىڭ روھى يەردە توسۇلۇپ قالىدۇ. مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئاسىي ـ گۇناھكارلارنىڭ جانلىرى زېمىندىن كۆتىرىلمىگەن ھالىتى بىلەن قالىدۇ. كۇففارلار ۋە مۇناپىقلارنىڭ جانلىرى دوزاخنىڭ ئەڭ ئاستىن قېتىدىكى ھەدى ئىنتايىن سېسىق بولغان قان ۋە يىرىڭ دېڭىزىغا غەرق بولىدۇ.

## 177.سۇئال: روھلارنىڭ بەرزەخى ئالەمدىكى ئاقىۋىتى

دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا ئىتىقادلىق ياشىغان، تائەت ئىبادەت بىلەن مەشغۇل بولغان، ياخشى ئىشلارنى كۆپلەپ قىلغان كىشىلەرنىڭ روھلىرى يەنى ئالى دەرىجىلىك روھلار بۇ چاغدا ئەركىن ھەرىكەت قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە بولىدۇ. ئۇ ئالەمىل ئەمرى ۋە مەلەئىل ئەئلاغا چىقالايدۇ. چۈنكى روھ ئالەمىل ئەمرى ۋە مەلەئىل ئەئلادىكى تۈرلەرگە تەۋەدۇر. ئەمما ھەرقانداق روھ بۇ خىل خۇسۇسىيەتكە ئىگە بولالمايدۇ. دۇنيادىكى ھاياتلىقىدا ئىتىقادتىن ئايرىلىپ قالغان، بۇزۇقچىلىق ۋە ناچار ئەخلاققا بېرىلىپ كەتكەن، يامانلىقلارنى كۆپ قىلغان ناچار خۇسۇسىيەتلىك روھلار قامىلىپ، ھەرىكەتسىزلىككە بەنت بولىدۇ. ئۇلار يەتتە قات زېمىن ئاستىغا قامىلىپ شەيتانلار بىلەن بىللە ئازابلىنىدۇ. ئۇلار تارتىدىغان ئازاب كۈندىن- كۈنگە كۈچىيىپ بارىدۇ. روھ تەندىن

ئايرىلغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا كېسەللىك، ئاغرىق، خاپىلىق، غەم قايغۇ، خۇشاللىق، ساغلاملىق، لەززەتلىنىش، ھۇزۇرلىنىش، راھەتلىنىش قاتارلىق روھىي كەيپىياتلارنىڭ تەسىرگە ئۇچرىشى دۇنيادىكى ھاياتلىق ۋاقىدىكىگە قارىغاندا كۈچلۈكرەك بولىدۇ.

## 178.سۇئال:روھلار دۇئاغا مۇھتاج

ھايات ئادەملەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ ھەققىدە قىلغان دۇئا ۋە ياخشى ئىشلىرىنىڭ ئۆلارغا پايدىسى يېتىدۇ. بۇ ئەھلى سۈننى ۋەلجامائە ئىقمىدىكى ئىسلام ئالىملىرىنىڭ ئىچىدىكى تەپسىرشۇناس ۋە ھەدىسشۇناسلارنىڭ ئورتاق قارىشىدۇر. ئۆلۈپ كەتكەن ئادەم ھايات ۋاقتىدا شەخسەن ئۆزى ياكى بۇ كىشى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئەۋلادلىرى، يېقىن - يورۇقلىرى تەرىپىدىن بۇ كىشىنىڭ نامىدا مەسجىد، مەدرىسە- مەكتەب سېلىش، كۆل، قۇدۇق قېزىش، ئېرىق، ئۆستەڭ چېپىش، يول، كۆۋرۈك ياساش، يېتىملار، ئىگە- چاقىسىز قېرىسال كىشىلەرنىڭ تۇرمۇشىدىن خەۋەر ئېلىش ئورنى قۇرۇش، قۇرئان، كىتاب باستۇرۇپ نەشرى قىلدۇرۇش قاتارلىق ئىشلارنى ياكى شۇ ئىشلارنىڭ بىرەسىنى قىلىپ ئومۇمنىڭ پايدىسى ئۈچۈن ھەقسىز يولغا قويۇشى، ھايات كىشىلەرنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ گۇناھىنىڭ مەغفىرەتلىكىنى تىلەپ دۇئا قىلىشى، ئۇنىڭ نامىدا ھەج قىلىشى، سەدىقات بېرىشى، روزا تۇتۇش، ناماز ئوقۇش، قۇرئان ئوقۇش- ئوقۇتۇش قاتارلىق ساۋابلىق ئىشلارنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىلەرگە پايدىسى بولىدۇ. ئۆلارنىڭ ھەققىدە دۇئا قىلىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدۇر. ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: مېنىڭ بىر ھەمشىرەم ھەج قىلىشقا ۋەدە قىلغانىدى، لېكىن ھەج قىلالماي ئۆلۈپ كەتتى، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر ئۇنىڭ ئۈستىدە قەرزى بولغان بولسا، سەن ئۇنى ئادا قىلامتىڭ؟ دەپ سورىغانىدى، ئۇ ئادەم: ئادا قىلاتتىم، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداقتا، ھەمشىرەڭنىڭ الله تائالاغا بولغان قەرزىنى ئادا قىلغىن، چۈنكى ئۇنىڭ قەرزى ئادا قىلىنىشقا ئەڭ ھەقلىقتۇر، دېدى. (بۇخارى: 6699)

## 179.سۇئال: روھنىڭ تەندىكى ھالىتى

تەھقىقلىغان ئالىملار: روھ - كۆرۈنۈپ تۇرغان بۇ تەندىن ئايرىم بىر شەيئى بولۇپ، يۇقىرى ئالەمگە تەۋە بولغان نۇرلۇق خۇسۇسىيەتكە ئىگىدۇر. ئۆزى يەڭگىل، ھاياتى كۈچكە ۋە ھەرىكەت ئىقتىدارىغا ئىگە. ئۇ بەدەننىڭ بارلىق بۆلەكلىرىدە ھەرىكەت قىلىپ تۇرىدۇ. بۇ خۇددى گۈلنىڭ تۈۋىگە قۇيۇلغان سۇ گۈلنىڭ ھەممە يېرىگە تارقىغانغا ئوخشايدۇ. زەيتۇننىڭ مېيى ئەسلىدە زەيتۇننىڭ ھەممە يېرىدە تارقاق ھالەتتە مەۋجۇت بولغانغا ئوخشىتىشقا بولىدۇ. ئوت يېقىلغۇنىڭ ھەممە يېرىگە تارقىغانغا ئوخشايدۇ. تەننىڭ بارلىق بۆلەك- ئەزالىرى مەلۇم ۋاقىتلاردا روھنىڭ تەسىرىنى قوبۇل قىلىش ئىقتىدارىغا ئىگە. روھ تەنگە يېپىشىپ تۇرىدۇ. بىلىش ۋە ھەرىكەتكە ئىگە بولۇش ئىقتىدارىنى روھ تەنگە بېرىپ تۇرىدۇ. تەننىڭ مەلۇم بۆلىكىدە بۇزۇلۇش يۈز بېرىپ، بۇزۇق خىلىتلار ئۈستۈنلۈكنى ئىگەللەش بىلەن تەن روھنىڭ تەسىرىنى قوبۇل قىلىش ئىمكانىيىتى تاپالمىسا، بۇ چاغدا روھ تەندىن چىقىپ روھلار ئالەمىگە كېتىدۇ. تەن بۆلەكلىرىنىڭ ساغلام تۇرۇشى، ئۇنىڭدا ئۆزگىرىشلەرنىڭ يۈز بېرىشى، روھنىڭ بەدەندە تۇرۇشى ياكى تەندىن چىقىپ كېتىشى چوڭ مەنادىن ئېيتقاندا پەرۋەردىگارنىڭ خاھىشىغا ۋە ئۇ تەقدىر قىلغان ئەجەلگە باغلىق

بولىدۇ. بۇ قاراش قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىسلەر ئارقىلىق دەلىللەنگەن بولۇپ، ئەقلى ۋە نەقلى بولغان، بىرلىككە كەلگەن دەلىل ئاساسىغا ئىگە.

## سەككىزىنچى باپ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش

### 180.سۇئال: قىيامەت ۋە ئۇنىڭ ئىسىملىرى

قىيامەت كۈنى ـ بۇ دۇنيا ھاياتى پۈتۈنلەي ئاخىرلىشىپ، ئاللاھتىن باشقا ھەممە پانىي بولغاندىن كېيىن، ئاخىرەت ئىسىملىك يېڭى بىر ھاياتنىڭ باشلىنىشى دېمەكتۇر. قىيامەت كۈنى قۇرئان كەرىمدە «ھېساب كۈنى»، «دىن كۈنى»، «ئاخىرەت كۈنى» ۋە «مۇكاپات ـ جازا كۈنى» دېگەن ھەرخىل ئىسىملار بىلەن نۇرغۇن ئورۇندا بايان قىلىنىپ كەلمەكتە. ئىنسانىنىڭ ئۆمرى چەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭ ئاياقلىشىشى ئۆلۈم دەپ ئاتالغىنىدەك، دۇنيانىڭ ئۆمرىمۇ چەكلىك بولۇپ، ئۇنىڭ يوقىلىشى قىيامەت دەپ ئاتىلىدۇ.

### 181.سۇئال: قىيامەت كۈنىدىكى ئىشلار ۋە قىيامەتكە ئىشىنىش

قىيامەت كۈنىدە ئاللاھ ئىنسانلارنى قايتا تىرىلدۈرگەندىن كېيىن ئۇلارنى ھېساب مەيدانىغا توپلايدۇ. ھېساب مەيدانىدا ھەر بىر ئىنسان ئۆزىنىڭ بۇ دۇنيادىكى ھاياتىدا قىلغان ياخشى ـ يامان بارلىق ئەمەللىرىدىن تەپسىلىي ھېساب بېرىدۇ. بۇ كۈندىكى ھېسابنى ئاللاھ ئۆزى بىۋاستە ئالىدۇ. ئاللاھ بۇ كۈندە زەررە چاغلىق ياخشىلىقى بولغان ئادەمگىمۇ شۇ ياخشىلىقىنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرستىدۇ ۋە زەررە چاغلىق يامانلىقى بولغان ئادەمگىمۇ شۇ يامانلىقىنىڭ جازاسىنى تېتىتىدۇ. قىيامەت كۈنىدىكى ئىشلار ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(قىيامەتنىڭ) قۇلاقنى گاس قىلغۇدەك قاتتىق ئاۋازى كەلگەن چاغدا (ھەممە ئادەم ئۆز ھالى بىلەن بولۇپ قالىدۇ). ئۇ كۈندە كىشى ئۆزىنىڭ قېرىندىشىدىن، ئانىسىدىن، ئاتىسىدىن، خوتۇنىدىن ۋە بالىلىرىدىن قاچىدۇ. ئۇ كۈندە ھەر ئادەمنىڭ بىر ھالى بولىدۇكى، ئۇنىڭ باشقىلارغا قارىشىغا (شۇ ھالى) يار بەرمەيدۇ. ئۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەردىن نۇر، كۈلكە ۋە خۇشال ـ خۇراملىق يېغىپ تۇرىدۇ. يەنە بۇ كۈندە نۇرغۇن يۈزلەرنى چاڭ ـ توزان بېسىپ كەتكەن، قارىداپ كەتكەن بولىدۇ». (سۈرە ئەبەسە 33ـ41ـ ئايەتلەر)

قىيامەت كۈنىگە ئىشىنىش ئاللاھقا مەلۇم بىر ۋاقىتتا جىمى جانلىقلار ئۆلۈپ، ھاياتى دۇنيانىڭ ئاخىرلىشىدىغانلىقى، ئاندىن ئاللاھنىڭ جىمى ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈپ ھېساپ ئۈچۈن ئۆز دەرگاھىغا يىغىدىغانلىقى، ھەربىر ئادەمنىڭ دۇنيادىكى ئەمەللىرىگە يارىشا دوزاخ ياكى جەننەتكە كىرىدىغانلىقىغا شەكسىز ئىشىنىشنى كۆرستىدۇ. مۆئمىننىڭ ئەقىدىسى ئۇنىڭسىز دۇرۇس بولمايدۇ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىش ئاللاھقا ئىمان ئېيتىش بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان. قۇرئاندا « ئەگەر سىلەر ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىدىغان بولساڭلار ....» دىگەن ئىبارە خېلى كۆپ ئۇچرايدۇ. ئەمەللەردىن ھېساپ ئېلىنىدىغان شۇنداق بىر ئۇلۇغ كۈننىڭ بارلىقىغا بولغان ئىماننىڭ مۇسۇلماننىڭ ھاياتىدىكى ئۆزىنى ئىسلاھ قىلىشى ۋە جەمىيەتنىڭ مۇستەقىم توغرا يولدا بولىشىدىكى رولى تەڭداشسىز، شۇ سەۋەبلىك قۇرئان كەرىمدە قىيامەت كۈنىگە ئىمان ئېيتىش ئەڭ مۇھىم تېما سۈپىتىدە نەچچە يۈزلىگەن ئايەتلەردە تەكرار ئېيتىلغان.

### 182.سۇئال: قۇرئاندىكى قىيامەت بىلەن ناملانغان سۈرىلەر ۋە ئۇنىڭ ئەھمىيتى

سۈرە قىيامەت، سۈرە ھەشر، سۈرە تەغابۇن، سۈرە ھاققە، سۈرە ۋاقىئە، سۈرە زەلزەلەگە

ئوخشاش بىر قانچە سۈرىلەر قىيامەت كۈنىنىڭ ئىسمى بىلەن ئاتالغان. بىر قىيامەت كۈنىنىڭ قۇرئاندا ئوخشاش بولمىغان 87 تۈرلۈك ئىسىم بىلەن ئاتىلىشى ۋە ھەربىر ئىسمىنىڭ ئۆزىگە خاس مەنا قاتلىمىغا ئىگە بولىشىمۇ بۇ تېمىنىڭ ئەھمىيىتى ۋە سالمىقىنىڭ چوڭ ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر. ئىمام غەززالى بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھتائالا قىيامەت كۈنىنى ئوخشىمىغان تۈرلۈك ئىسىملار بىلەن ئاتىغان. ئىسىملارنىڭ كۆپلىكىدىن مەقسەت ئىسىم تەكرارلاش ئەمەس، بەلكى ئىنسانىنى ئاگاھلاندۇرۇش، ئىنسانىنى ئوخشىمىغان ئىسىم ئاستىغا يۇشۇرۇنغان ئوخشىمىغان مەنا ھەققىدە ئويلىنىشقا يېتەكلەشتۇر، چۈنكى بۇ ئىسىملارنىڭ ھەربىرى قىيامەت كۈنىنىڭ بىر سىرىنى، ھەر بىرى بىر سۈپىتىنى ئېچىپ بېرىدۇ.»

## 183.سۇئال: قىيامەت كۈنىدىكى چوڭ ھادىسە

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «سۇر چېلىنغاندا ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ئاللاھ تائالا خالىغاندىن باشقا مەخلۇقاتلارنىڭ ھەممىسى ئۆلىدۇ، ئاندىن سۇر ئىككىنچى قېتىم چېلىنغاندا ناگاھان ئۇلار تۇرۇپ (نېمىگە بۇيرۇلىدىغانلىقلىرىغا) قاراپ تۇرىدۇ». (سۈرە زۇمەر 68-ئايەت). مانا بۇ ئايەتتىن مەلۇمكى، قىيامەت مۇنداق ئىككى چوڭ ھادىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان. بىرى زېمىندىكى جانلىقلارنىڭ ھەممىسى ئۆلۈپ، ھاياتلىق ۋە ئالەم ئاخىرلىشىدۇ. ئىككىنچىسى ئاللاھتائالانىڭ ئىزنى بىلەن جىمى ئۆلۈكلەر تىرىلىپ، قەبرىلەردىن چىقىپ، مەھشەرگاھقا سوئال-سوراق ئۈچۈن ھازىر بولىدۇ، ئاخىرەت ھاياتى باشلىنىدۇ. بۇ ئىككى ھادىسىنىڭ باشلىنىشى ئىككى قېتىملىق سۇر بىلەن باغلانغان.

## 184.سۇئال: سۇر چېلىنغاندا يۈز بېرىدىغان ئىشلار

بىرىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنىش بىلەن كائىناتتا ناھايىتى چوڭ ئۆزگىرىشلەر يۈز بېرىدۇ. تەبىئەتنىڭ نورمال قانۇنىيىتى پۈتۈنلەي بۇزۇلۇپ، ئىنسانىنىڭ خىيالىغا كەلمىگەن دەھشەتلىك ھادىسىلەر ھەققىدە قۇرئاندا قەلبلەرنى تىترەتكۈچى ئوبرازلىق بايانلار كەلگەن. «بىرىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنغان چاغدا، زېمىن ۋە تاغلار (ئورۇنلىرىدىن) كۆتىرىلىپ (بىر - بىرىگە) ئۇرۇلۇپ (ئۇۋۇلىپ كەتكەن) چاغدا، بۇ كۈندە چوڭ ئىش (يەنى قىيامەت) يۈز بېرىدۇ. ئاسمان يېرىلىدۇ، بۇ كۈندە ئاسمان (قالايمىقانلىشىپ) ئاجىزلىشىپ كېتىدۇ» (سۈرە ھاققە 13-16-ئايەت) «ئاسمان يېرىلغان چاغدا، يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا، دېڭىزلار بىر - بىرىگە قوشۇلغان چاغدا، قەبرىلەر ئاستى - ئۈستى قىلىنغان (يەنى ئۆلۈكلەر چىقىرىلغان) چاغدا، ھەر ئادەم ئىلگىرى - كېيىن قىلغان ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىنى بىلىدۇ» (ئىنفىتار 1-5-ئايەت) «ئۇ كۈندە ئاسمان ئېرىتىلگەن مىستەك بولۇپ قالىدۇ. تاغلار ئېتىلغان رەڭلىك يۇڭدەك بولۇپ قالىدۇ» (سۈرە مائارىج 8-9 ئايەتلەر).

بىرىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنغاندا ئاسمانىنىڭ يېرىلىشى، كۈن نۇرىنىڭ ئۆچىشى، تاغلارنىڭ پارچىلىنىپ ئۇۋۇلىنىپ كېتىشى، يەرنىڭ قاتتىق تەۋرىشى، يۇلتۇزلارنىڭ تۆكۈلۈشىدەك زور ھادىسىلەر بىلەن ئالەمنىڭ بىرلىكى بوزۇلىدۇ. زېمىندىكى جانلىقلار- ئىنسانلار، جىنلار، ھايۋانلار ھەممىسى ئۆلىدۇ.

ئىككىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنغاندا ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن جىمى جانلىقلار قەبرىلىرىدىن تىرىلىپ قوپىدۇ، تۇنجى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن تاكى بىرىنچى قېتىملىق سۇر چېلىنغىچە ئۆتكەن جىمى ئىنسانلار، مەيلى ئۇ سۇدا ئېقىپ، ئوتتا كۆيۈپ، ھاۋادا پارتلاپ قانداق تەرىقىدە

ئۆلگەن بولسۇن، ئاللاھنىڭ قۇدرەت ئىلاھى بىلەن تىرىلىدۇ.

## 185.سۇئال: ئاخىرەت ھاياتىنىڭ باشلىنىشى

ئاخىرەت ھاياتى جىمى ئىنسانلار، جىنلارنىڭ جىسمى ۋە روھى بىلەن تىرىلىپ ئاللاھقا ھېساب بېرىش ئۈچۈن مەھشەرگاھقا توپلىنىشىدىن باشلىنىدۇ. ئىنسانلارنىڭ ھاياتى دۇنيادىكى ئەمەللىرى سەۋەبلىك قايتا تىرىلگەندىكى ھالىتىدە پەرق بولىدۇ. ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار بېجىرىم، چىرايلىق ھالەتتە بولىدۇ. يامانلىقتىن ئۆزىنى تارتمىغانلار بولسا كەمتۈك، ئەيىبناق ھالەتتە قەبرىلىرىدىن چىقىدۇ.

## 186.سۇئال: ھەشىر دىگەن نىمە؟

«حشر» سۆزى ئەرەبچە «توپلىنىش، يىغىلىش» مەنىسىدە بولۇپ، قىيامەت كۈنى ئادەملەرنىڭ ئەمەللىرىدىن ھېساب بېرىش ئۈچۈن يىغىلىشنى كۆرسىتىدۇ. تىلىمىزدىكى مەھشەرگاھ سۆزى شۇنىڭدىن كەلگەن.

## 187. سۇئال: ھەشىر توغرىسىدا قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شىرىپىنىڭ خەۋەرلىرى

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «قىيامەت كۈنى تەقۋادارلارنى مەرھەمەتلىك پەرۋەردىگارنىڭ دەرگاھىغا ئىززەت بىلەن يىغىمىز. گۇناھكارلارنى ئۇلار چاڭقىغان ھالدا جەھەننەمگە ھەيدەيمىز» [مەريەم سۈرىسى 85 ـ 86 ـ ئايەتلەر] .«ئۇ كۈندە زېمىنمۇ باشقا بىر زېمىنغا، ئاسمانلارمۇ باشقا بىر ئاسمانلارغا ئايلىنىدۇ. ئۇلار (يەنى پۈتۈن خالايىق قەبرىلىرىدىن چىقىپ) يېگانە قۇدرەتلىك ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا (يەنى مەھشەرگاھتا) ھازىر بولىدۇ». [سۇرە ئىبراھىم48ـ ئايەت]. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى زېمىننى سول چاڭگىلىدا ئاسماننى ئوڭ چاڭگىلىدا تۇتۇپ: «مەن پادىشاھتۇرمەن، زېمىننىڭ پادىشاھلىرى قەيەردە؟،» دەيدۇ ئاللاھ تائالا مەھشەرگاھنىڭ سۈپىتىنى مۇنداق بايان قىلىدۇ: «ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) بىز تاغلارنى يوق قىلىمىز، زېمىننى ئوچۇق، تۈپتۈز كۆرۈسەن (يەنى ئۇنى توسۇپ تۇرىدىغان تاغ، دەرەخ، بىنالار بولمايدۇ)، ئۇلارنى (يەنى ئىنسانلارنى) (مەھشەرگاھقا) يىغىمىز. ئۇلاردىن بىر كىشىنىمۇ قالدۇرۇپ قويمايمىز». [سۇرە [كەھف 18ـ سۇرە]

ئاللاھنىڭ ۋەدىسى ھەقتۇر. مانا مۇشۇنداق ھېچكىم ھېچ نەرسىنى يوشۇرالمايدىغان، ھەممە ئاشكارا بولىدىغان كەڭ مەيدانغا بەنى ئادەم توپلىنىدۇ، پەرىشتىلەر سەپ-سەپ بولۇپ تۇرىدۇ. بۇ ھەقىقەتەن قىيىن كۈندۇر، دەھشىتىدىن باللارنىڭ چېچى ئاقىرىپ كېتىدىغان، ھامىلدار ئايالنىڭ بويىدىن ئاجراپ كېتىدىغان، كىشىلەر مەستەك گاڭگىراپ قالىدىغان كۈندۇر.

## 188.سۇئال:قىيامەت كۈنىگە قانداق ئىمان كەلتۈرۈش كىرەك؟

قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش ئىسلام ئەقىدىسىنىڭ مۇھىم تەركىبلىرىدىن بىرى ۋە ئىماننىڭ ئەڭ ئاساسلىق نوقتىسىدۇر. ئۇنىڭغا ئىنكار قىلىش كۇپرىلىقتۇر. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈش تۆۋەندىكى ئىككى ھەقىقەتكە چىن ئىشىنىپ ئېتىقاد قىلىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1 ـ قىيامەت كۈنىدە بولىدىغان بەئس، ھەشىر، مىزان، جازا، ھېساب، سىرات، جەننەت ۋە دوزاخنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ ئىمان كەلتۈرۈش.

2 ـ قىيامەت قايىم بولغىچىلىك قەبرىدە بولىدىغان بەرزەخ ئالەمگە ئائىت ئىشلارغا، يەنى مېيىتنىڭ قەبرىدە تىرىلىدىغانلىقى ۋە سوراق ـ سوئال قىلىنىدىغانلىقىنىڭ، قەبرىنىڭ ئازابى ۋە نېمىتىنىڭ ھەق ۋە راست ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈش.

## 189.سۇئال: قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ پايدىلىرى

قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ پايدىلىرى ئىنتايىن كۆپ بولۇپ، ئۇنىڭ ئەڭ چوڭ پايدىسى مۇسۇلمان بولۇشنىڭ شەرتى بولغان ئالتە ئىمانىنىڭ تولۇقلىنىشىدۇر. چۈنكى قىيامەت كۈنىگە ئىشەنمىگەن كىشىنىڭ ئىمانى قوبۇل بولمايدۇ. قىيامەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرۈشنىڭ باشقا پايدىلىرىنى تۆۋەندە 3 كە قىسقارتىشقا بولىدۇ.

1 ـ ئاللاھ تائالانىڭ ئاخىرەتتە بېرىدىغان ساۋابىنى كۆزلەپ تائەت ـ ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاشقا ئالدىراش.

2 ـ قىيامەت كۈنىدىكى ئازابتىن ساقلىنىش ئۈچۈن گۇناھ، يامان ئىشلارنى قىلىشتىن توسۇلۇش.

3 ـ بۇ دۇنيادا تارتقان جەبر ـ جاپالار، يولۇققان ھەقسىزلىكلەر ۋە مۇسىبەتلەرنىڭ بەدىلىگە، ئاخىرەتتە ئەجىر ۋە ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقىقا ئىشىنىپ، خاتىرجەملىك ھېس قىلىش.

## 190.سۇئال: ئۆلگەندىن تىرىلىشنىڭ ھەقلىقى توغرىسىدىكى دەلىللەر

كاپىرلار ئۆلگەندىن كېيىنكى تىرىلىشنى ئىنكار قىلىپ كەلمەكتە. ئۇلارنىڭ بۇ ئىنكارى نەقىل (قۇرئان ۋە ھەدىس دەلىللىرى)، ئەقىل ۋە ھېسسىي دەلىللەر بىلەن رەت قىلىنىدۇ.

1 ـ نەقلىي دەلىل : قۇرئان كەرىمنىڭ كۆپلىگەن ئايەتلىرى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى قىيامەت كۈنىنىڭ چوقۇم بولىدىغانلىقىنى تەكىتلىمەكتە. مۇندىن باشقا ساماۋىي كىتابلارنىڭ ھەممىسى بۇ كۈنىنىڭ چوقۇم مەيدانغا چىقىدىغانلىقىغا ۋە ئۇ كۈندە ئۆلۈكلەرنىڭ تىرىلدۈرۈلىدىغانلىقىغا بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

2 ـ ئەقلىي دەلىل: ئەقلىي دەلىللەر ئىككى يول بىلەن قىيامەتنىڭ بولىدىغانلىقىنى ئىسپاتلايدۇ:

1 ) ئاللاھ تائالا ئاسمانلارنى، زېمىننى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى پۈتكۈل مەۋجۇداتنى يوقتىن بار قىلغان تەڭداشسىز ياراتقۇچىدۇر. مەخلۇقاتلارنى يوق قىلىش ۋە بار قىلىش ئاللاھقا ئاساندۇر. مەۋجۇداتنى يوقتىن بار قىلىشقا قادىر بولغان زات ئۇلارنى ئۆلگەندىن كېيىن، قايتىدىن تىرىلدۈرۈشكە ئەلۋەتتە قادىردۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «مەخلۇقاتنى دەسلەپتە (يوقتىن) بار قىلىدىغان، ئاندىن ئۇنى (ئۆلگەندىن كېيىن) تىرىلدۈرىدىغان ئاللاھ ئەنە شۇدۇر، ئۇ (يەنى ئۆلگەنلەرنى تىرىلدۈرۈش دەسلەپتە يوقتىن بار قىلغانغا قارىغاندا) ئوڭايدۇر» [رۇم سۈرىسى 27 ـ ئايەت]. ئاللاھ تائالا يەنە مۇنداق دەيدۇ:

2 ) زېمىن ئەسلىدە دەل ـ دەرەخ ۋە يېشىللىقلاردىن خالىي ئۆلۈك ھالەتتە بولىدۇ. ئۇنىڭغا يامغۇر ياغقاندىن كېيىن، قاقاس زېمىن تىرىلىپ ئۇنىڭدا تۈرلۈك دەل ـ دەرەخلەر ۋە يېشىل ئۆسۈملۈكلەر ئۆسىدۇ. ئۆلۈك زېمىننى يامغۇر بىلەن تىرىلدۈرۈشكە قادىر بولغان ئاللاھ ئەلۋەتتە، ئۆلگەن جانلىقلارنىمۇ تىرىلدۈرۈپ ئەسلىدىكى ھالىتىگە كەلتۈرۈشكە قادىردۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «(بۇمۇ) ئاللاھنىڭ (بىرلىكىنى ۋە قودرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇركى، سەن زېمىننى قاقاس كۆرىسەن، ئۇنىڭغا يامغۇر ياغدۇرغان ۋاقتىمىزدا، زېمىن كۆتۈرۈلىدۇ ۋە كۆپىشىدۇ، شۈبھىسىزكى، زېمىننى تىرىلدۈرگەن زات ئۆلۈكلەرنى ئەلۋەتتە تىرىلدۈرگۈچىدۇر. ئۇ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىردۇر» [فۇسسىلەت سۈرىسى 39 ـ ئايەت].

3 ـ ھېسسىي دەلىل: ئاللاھ تائالا ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشنىڭ مۇمكىن ئىكەنلىكىنى بەندىلىرىگە مۇشۇ دۇنيادىلا كۆرسەتكەن. بىرلا سۈرە بەقەردە ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرۈشكە ئاللاھنىڭ

قادىر ئىكەنلىكىگە 5 مىسال كۆرسىتىلكەن.

1) مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ قەۋمى «بىز ئاللاھنى ئاشكارا ھالدا كۆرمىسەك ساڭا ئىشەنمەيمىز» دەپ، مۇسا ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىشتىن باش تارتقاندا، ئاللاھ ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قايتىدىن تىرىلدۈرگەن. ئاللاھ بۇ ھەقتە ئىسرائىل ئەۋلادىغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۆز ۋاقتىدا "ئى مۇسا! ئاللاھنى ئوپئوچۇق كورمىگىچە ساڭا ھەرگىز ئىشەنمەيمىز "دېدىڭلار - دە، (سىلەرگە چۈشۈرۈلگەن ئازابنى) كۆرۈپ تۇرغىنىڭلار ھالدا سىلەرنى چاقماق سوقتى، ئاندىن كېيىن سىلەرنى شۈكۈر قىلسۇن دەپ ئۆلگىنىڭلاردىن كېيىن قايتا تىرىلدۇردۇق» [بەقەر سۈرىسى 55- 56- ئايەت].

2) قاتىلى بىلىنمىگەن ئۆلۈك توغرىلىق ئىسرائىل ئەۋلادى جەڭگى - جېدەل قىلىشقاندا، ئاللاھ ئۇلارنىڭ قاتىلنى تېپىشى ئۈچۈن ئۇلارنى كالا قۇربانلىق قىلىشقا بۇيرىغانلىقى ھەققىدىكى قىسسىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئۆز ۋاقتىدا سىلەر بىركىشىنى ئۆلتۈرگەن ۋە (قاتىلنىڭ كىملىكى) توغرىسىدا دەتالاش قىلىشقان ئىدىڭلار. سىلەر يوشۇرماقچى بولغان نەرسىنى (يەنى قاتىلنىڭ ئىشنى) ئاللاھ ئاشكارىلىغۇچىدۇر. (سىلەرگە مۇسا ئارقىلىق) دېدۇقكى، كالىنىڭ بىر پارچىسى بىلەن ئۆلۈكنى ئۇرۇڭلار (ئۇ تىرىلىپ قاتىلنى ئېيتىپ بېرىدۇ)، ئاللاھ ئۆلۈكلەرنى شۇنداق (يەنى كۆز ئالدىڭلاردا بۇ ئۆلۈكنى تىرىلدۈرگەندەك) تىرىلدۈرىدۇ. سىلەرنى چۈشەنسۇن دەپ قۇدرىتىنىڭ ئالامەتلىرىنى سىلەرگە كۆرسىتىدۇ» [بەقەر سۈرىسى 73 - ئايەت].

3) ئۆلۈمدىن قورقۇپ ۋەتىنىدىن قېچىپ چىققاندىن كېيىن، ئاللاھ تائالا ئۇلارنى ئۆلتۈرۈپ قايتىدىن تىرىلدۈرگەن قەۋمنىڭ قىسسىسى ھەققىدە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئۆزلىرى مىڭلارچە تۇرۇقلۇق ئۆلۈمدىن قورقۇپ يۇرتلىرىدىن قېچىپ چىققان كىشىلەردىن خەۋىرىڭ يوقمۇ؟ ئاللاھ ئۇلارنى "ئۆلۈڭلار "دېدى (ئۇلار ئۆلدى)، ئاندىن كېيىن ئاللا ئۇلارنى تىرىلدۈردى. ئاللاھ ئىنسانلارغا ھەقىقەتەن مەرھەمەتلىكتۇر ۋە لېكىن ئىنسانلارنىڭ كۆپچىلىكى (ئاللاھنىڭ نېمىتىگە) شۈكۈر قىلمايدۇ» [بەقەر سۈرىسى 243 - ئايەت].

4) ئۇزەير ئەلەيھىسسالام تام - تۈگزىلىرى يىقىلىپ خارابىگە ئايلىنىپ قالغان بەيتۇلمۇقەددەس شەھىرىدىن ئۆتكەن ۋاقتىدا، ئۇ «بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاھالىسىنى ئاللاھ قانداق تىرىلدۈرەر؟» دەپ ئەجەپلەنگەندە ئاللاھنىڭ ئۇنى ئۆلتۈرۈپ 100 يىلدىن كېيىن تىرىلدۈرگەنلىكى توغرىلىق قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: «ياكى سەن تام - تۈگزىلىرى يىقىلىپ ۋەيران بولغان شەھەر (بەيتۇلمۇقەددەس) دىن ئۆتكەن كىشىنى (ئۇزەيرنى) كورمىدىڭمۇ؟ ئۇ (ئەجەبلىنىپ): "ئاللاھ بۇ شەھەرنىڭ ئۆلگەن ئاھالىسىنى قانداق تىرىلدۈرەر؟ "دېدى. ئاللاھ ئۇنى 100 يىل ئۆلۈك ھالىتىدە تۇرغۇزۇپ ئاندىن (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىش ئۈچۈن) تىرىلدۈردى.

5) ئاللاھتىن ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىنى كورسىتىپ بېرىشىنى سورىغان ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىنى بايان قىلىپ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئۆز ۋاقتىدا ئىبراھىم: ‹ئى پەرۋەردىگارىم! ئۆلۈكلەرنى قانداق تىرىلدۈرىدىغانلىقىڭنى ماڭا كۆرسەتكىن› دېدى. ئاللاھ ‹(ئۆلۈكلەرنى تىرىلدۈرەلەيدىغانلىقىمغا) ئىشەنمىدىڭمۇ› دېدى، ئىبراھىم: ‹ئىشەندىم، لېكىن كۆڭلۈم (تېخىمۇ) قارار تاپسۇن ئۈچۈن (كۆرۈشنى تىلەيمەن)› دېدى. ئاللاھ ئېيتتى ‹قۇشتىن تۆتنى ئالغىن، ئۇلارنى ئۆزەڭگە توپلىغىن (يەنى ئۇلارنى پارچىلاپ پەيلىرى بىلەن گۆشلىرىنى ئارىلاشتۇرغىن)، ئاندىن ھەر بىر تاغقا ئۇلاردىن بىر بۆلىكىنى قويغىن، ئاندىن ئۇلارنى چاقىرغىن،

سېنىڭ ئالدىڭغا ئۇلار چاپسان كېلىدۇ. بىلگىنكى ئاللاھ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر. »»، [بەقەر سۈرىسى 260 ـ ئايەت].

## 191.سۇئال: قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقى

قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. ئۇ ئاللاھقىلا خاس ئىلىمدۇر. قىيامەتنىڭ ۋاقتى ئاللاھتائالا بەندىلىرىدىن مەخپىي قالدۇرغان، ئۆزىگە خاس غەيب ئىلىمدۇر. قىيامەتنىڭ قاچان بولىشىنى ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدىكى ھۆرمەتلىك پەرىشتىلەرمۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ بىلمەيدۇ. ئاللاھتائالا قۇرئاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا قىيامەتنىڭ ۋاقتىنى سورىغۇچىلارغا مۇنداق جاۋاب بېرىشنى بۇيرۇيدۇ: «(ئى مۇھەممەد!) ئۇلار سەندىن قىيامەتنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى سورايدۇ. ئېيتقىنكى، ئۇنىڭ قاچان بولىدىغانلىقىنى پەقەت پەرۋەردىگارىم بىلىدۇ. ئۇنى پەقەت بەلگىلىگەن ۋاقىتتا مەيدانغا چىقىرىدۇ. قىيامەت ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ ئەھلىگە ئېغىر ۋەقەدۇر. ئۇ سىلەرگە تۇيۇقسىز كېلىدۇ» [ئەئراف سۈرىسى 187 ـ ئايەت].

شۇڭا ھەرقانداق كىشىنىڭ قىيامەتنىڭ ۋاقتى توغرىسىدىكى قىياس-ئۆلچەملىرى، ھېساپلىرى يالغانچىلىقتۇر. ئىنىق بىر ۋاقىتنى بېكىتىش ئۈچۈن ئىزدىنىشمۇ قۇرئان بىزگە بۇيرىغان، رەسۇلۇللاھ تەۋسىيە قىلغان مەنھەجگە خىلاپ بىھۇدە ئىشتۇر. بەندىلىك سالاھىيتىمىز بىلەن بىزگە ئايان بولغىنى قىيامەت كىشىلەر بىخەۋەر تۇرغان ھالدا تۇيۇقسىز كېلىدۇ.

## 192.سۇئال: قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرى

قىيامەتنىڭ ئالامەتلىرى توغرىسىدىكى ئايەتلەر ۋە ھەدىسلەرنى توپلاپ قارىغاندا، مۇنداق ئىككى تۈرگە بۆلۈشكە بولىدۇ. بىرىنچىسى، قىيامەتنىڭ كىچىك ئالامەتلىرى، ئىككىنچىسى، قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرىدىن ئىبارەت.

## 193.سۇئال: قىيامەتنىڭ كىچىك ئالامەتلىرى

قىيامەتنىڭ بۇ كىچىك ئالامەتلىرى كۆرۈلگەن ۋاقىت ئېتىبارى بويىچە تۆۋەندىكىدەك ئىككى تۈرگە بۆلگىلى بولىدۇ.

1. ئىلگىرى يۈز بېرىپ كۆرۈلگەن ئالامەتلەر:

1) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ ئەلچىسى سۈپىتىدە ئىسلام دىنىنى تارقىتىشى ۋە پەيغەمبەرلىكنىڭ شۇنىڭ بىلەن ئاياغلىشىشى قىيامەت يېقىنلاشقانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدىن بىرى ھېساپلىنىدۇ.

2) ئاينىڭ يېرىلغانلىقى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە ئاي يېرىلغان بولۇپ، بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاشكارا مۆجىزىلىرىدىن بىرى ھېسابلىنىدۇ. قۇرئاندا ئاينىڭ يېرىلىشى قىيامەتنىڭ ئالامىتى ئىكەنلىكىنى ئېنىق بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «قىيامەت يېقىنلاشتى، ئاي يېرىلدى، (قۇرەيش كۇففارلىرى) بىرەر مۆجىزىنى كۆرسىلا (ئىماندىن يۈز ئۆرۈپ) بۇ داۋاملاشقۇچى سېھرىدۇر، دېيىشىدۇ». (سۈرە قەمەر 1-2- ئايەتلەر)

3)ھىجاز رايۇنىدىن بۇسرا تۆگىسىنىڭ بويىنىنى يورۇتالىغىدەك چوڭ ئوتنىڭ چىققانلىقى قىيامەتنىڭ يېقىنلاشقانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىنىڭ بىرى ھېساپلىنىدۇ. ئىبنى كەسىر ۋە ئىمام شاھابىددىن ئەبۇ شامە كىتابلىرىدا بۇ ۋەقەنىڭ ھىجرىيە 654-يىلى يۈز بەرگەنلىكىنى تەپسىلاتى

بىلەن يازغان.

2. كىچىك ئالامەتلەرنىڭ ئىككىنچى تۈرى ئىلگىرى كۆرۈلگەن، شۇنداقلا هازىرمۇ داۋاملىشىۋاتقان ئالامەتلەر.

1) ئۇرۇش- جەڭنىڭ كۆپىيىشى

2) جاهالەتنىڭ يامراپ، ئىلىمنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى.

3) ئەمەل تۇتۇشقا لايىق كەلمەيدىغانلار كىشىلەرنىڭ ئىش بېشىغا چىقىشى.

4) مۇسۇلمانلارنىڭ يەهۇدىلار ئۈستىدىن غەلىبە قىلىشى. پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇسۇلمانلار يەهۇدىيلار بىلەن ئۇرۇشمىغىچە قىيامەت بولمايدۇ. مۇسۇلمانلار ئۇلارنى ئۆلتۈرىدۇ، هەتتا يەهۇدىيلار تاش ۋە دەرەخلەرنىڭ ئارقىسىغا يوشۇرۇنۇۋالىدۇ. لېكىن تاش بىلەن دەرەخ: ”ئى مۇسۇلمان ! ئى اللەنىڭ قۇلى! ئارقامدا يەهۇدىي بار، بۇياققا كېلىپ، ئۇنى ئۆلتۈرگىن! “ دەيدۇ. پەقەت غەرقەد دېگەن دەرەخلا ئۇنداق دېمەيدۇ، چۈنكى ئۇ يەهۇدىيلارنىڭ دەرىخىدۇر. (مۇسلىم: 2922)

5) قىيامەتنىڭ يېقىنلاشقانلىقىنى كۆرسىتىدىغان يەنە تۈرلۈك ئالامەتلەر بولۇپ، بۇلار هەدىستە تارقاق هالدا كەلگەن. بۇلارنى جەملىگەندە: دېدەك ئۆز خوجايىنىنى تۇغقاندا، چاقىرىقى ئوخشاش ئىككى چوڭ گورۇھ ئوتتۇرىسىدا قاتتىق ئۇرۇش بولمىغۇچە، يەر تەۋرەش ئاپەتلىرى كۆپىيىپ، زامانلار يېقىنلاشمىغۇچە (يەنى ۋاقىتلاردىن بەرىكەت كۆتۈرۈلۈپ كەتمىگۈچە)، پىتنە-پاسات، ئۇرۇش ــ جېدەل كۆپەيمىگىچە، مال-دۇنيانىڭ كۆپلىكىدىن مال ئىگىسى سەدىقە بېرىدىغان ئادەم تېپىشتىن غەم قىلىپ، بىرەرسىگە سەدىقە بەرسە «مېنىڭ بۇنىڭغا هاجىتىم يوق!» دېمىگۈچە، كىشىلەر ئىگىز ئىمارەتلەرنى سالمىغۇچە، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ قەبرىسى يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ «كاشكى ئۇنىڭ ئورنىدا مەن بولسامچۇ» دەپ ئارزۇ قىلمىغۇچە قىيامەت قايىم بولمايدۇ.

## 194.سوئال: قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرى

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام قىيامەت يېقىنلاشقانلىقىنىڭ چوڭ ئالامەتلىرى سۈپىتىدە بىر قانچە تۈرلۈك هادىسىلەرنى ساناپ ئۆتكەن. بۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. دۇخان يەنى ئاسماننى ئورىۋالىدىغان چوڭ تۈتۈن. هۇزەيفە ئىبنى ئۇسەيد رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: بىز غىفارى بىلەن ئۆز ئارا بىر مەسىلىنى مۇهاكىمە قىلىشىۋاتاتتۇق. بۇ چاغدا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام چىقىپ،«سىلەر نىمە هەققىدە سۆزلىشىۋاتىسىلەر؟» دەپ سورىدى. بىز «قىيامەت هەققىدە» دېدۇق. رەسۇلۇللاھ: «تۆۋەندىكى 10 تۈرلۈك ئالامەت كۆرۈلمىگۈچە قىيامەت بولمايدۇ» دېدى ۋە بىرىنچى قىلىپ دۇخاننى ساندى.

2. بىر تۈرلۈك هايۋان (دابە) نىڭ مەيدانغا چىقىشى، يامانلىق كۆپىيىپ، پىتنە- پاساتلار تارىلىپ، ياخشىلىق ئازايغان ئاخىرقى زاماندا ئاللاهتائالا بىر تۈرلۈك هايۋاننى مەيدانغا چىقىرىدۇ. بۇ هايۋان كىشىلەرگە هەقنى سۆزلەيدۇ. ئاللاهتائالا سۈرە «نەمل»دە بۇ ئالامەتكە ئىشارە قىلىپ مۇنداق دىگەن: «ئۇلار (يەنى كۇففارلارغا) ئالدىن ئالا ئېيتىلغان سۆز ئىشقا ئاشقاندا (يەنى ئازاب ۋە قىيامەت يېقىنلاشقاندا)، ئۇلارغا زېمىندىن بىر تۈرلۈك هايۋاننى چىقىرىمىزكى، ئۇ ئۇلارغا ئىنسانلارنىڭ بىزنىڭ ئايەتلىرىمىزگە ئىشەنمىگەنلىكىنى سۆزلەيدۇ». ( سۈرە نەمل 82-ئايەت)

3. دەججالنىڭ پەيدا بولىشى. دەججال سۆزى ئەرەب تىلىدا هەقنى يالغان بىلەن يۆگىگۈچى ئالدامچى، كاززاپ مەنىسىنى بىلدۈرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بىر قانچە هەدىسلىرىدە

قىيامەت يېقىنلاشقاندا مەشرىق تەرەپتىن بىر ئالدامچى دەججالنىڭ چىقىدىغانلىقى، ئاللاھتائالانىڭ ئۇنىڭغا يامغۇر ياغدۇرالايدىغان، ئۆلۈكنى تىرىلدۈرەلەيدىغان، قاقاس يەرلەرگە زىرائەت ئۈندۈرەلەيدىغان، يەرئاستى بايلىقلىرىنى چىقىرالايدىغان كارامەت ئاتا قىلىدىغانلىقىنى، شۇنىڭ بىلەن دەججالنىڭ ئىلاھلىق دەۋاسى قىلىپ، نۇرغۇن كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا ئەگىشىدىغانلىقى، ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندىن چۈشۈپ دەججالنى ئۆلتۈرىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن.

4.ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندىن چۈشىشى. قۇرئان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى خەۋەر بەرگەن قىيامەتنىڭ چوڭ ئالامەتلىرىنىڭ بىرى دەججالنىڭ پىتنىسى كۈچىيىپ، مۆئمىنلەر قاتتىق قىسىلغان چاغدا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاسماندىن چۈشۈپ دەججالنى ئۆلتۈرىشى ۋە ئىسلام شەرىئىتى بويىچە ھۆكۈم يۈرگۈزىشىدۇر.

5. يەجۈج- مەجۈجلارنىڭ مەيدانغا چىقىشى. ئاللاھتائالا قۇرئاندا زامان ئاخىرىدا يەجۈج- مەجۈج دېيىلىدىغان، سان جەھەتتىن ئىنتايىن كۆپ بىر قەۋمنىڭ مەيدانغا كېلىدىغانلىقى، ئۇلارنىڭ يەر يۈزىدە پىتنە-پاسات تېرىپ، بۇزغۇنچىلىق قىلىدىغانلىقى، بۇ قىيامەت يېقىنلاشقانلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدىن ئىكەنلىكىگە ئىشارە قىلغان.

6. قۇياشنىڭ مەغرىبتىن چىقىشى

قۇياشنىڭ مەغرىبتىن چىقىشى بىلەن ئىمان ۋە تەۋبىنىڭ ۋاقتى تۈگىگەن بولىدۇ، يەنى بۇ ۋاقىتتا ئېيتقان ئىمان ۋە قىلغان تەۋبىنىڭ پايدىسى بولمايدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «پەرۋەردىگارىڭنىڭ قۇياش (مەغرىبتىن چىقىشىدىن ئىبارەت) بەزى ئالامەتلىرى كەلگەن كۈندە ئىلگىرى ئىمان ئېيتمىغانلارنىڭ ياكى ئىمان ئېيتىپ ياخشى ئىش قىلمىغانلارنىڭ ئېيتقان ئىمانى پايدىسىز بولىدۇ» [ئەنئام سۈرىسى 158 ـ ئايەت].

## 195.سۇئال: قىيامەتنىڭ باشلىنىشى

قىيامەت، كائىناتتا ئومۇمىيۈزلۈك چوڭ ئۆزگىرىشنىڭ يۈز بېرىشى بىلەن باشلىنىدۇ. ئۇ كۈندە ئاسماننىڭ يېرىلىشى، يۇلتۇزلارنىڭ ۋە باشقا پلانېتلارنىڭ بىر ـ بىرىگە ئورۇلۇش نەتىجىسىدە يوقىلىشى، زېمىننىڭ تەۋرەپ پارچە ـ پارچە بولۇپ كېتىشى، تاغلارنىڭ كۇكۇنتالقان بولۇپ، بىر دۆۋە قۇمغا ئايلىنىشى قاتارلىق ۋەقەلەر يۈز بېرىدۇ. ئاللاھ قىيامەتنىڭ باشلىنىش ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: «ئۇكۈندە زېمىنمۇ باشقا بىر زېمىنغا، ئاسمانلارمۇ باشقا بىر ئاسمانلارغا ئايلىنىدۇ. ئۇلار (يەنى پۈتۈن خالايىق قەبرىلىرىدىن چىقىپ) يېگانە، قۇدرەتلىك ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا (يەنى مەھشەرگاھدا) ھازىر بولىدۇ» [ئىبراھىم سۈرىسى 48 ـ ئايەت]. ئاللاھ يەنە مۇنداق دەيدۇ: «كۈننىڭ نۇرى ئۆچكەن چاغدا، يۇلتۇزلار تۆكۈلگەن چاغدا، تاغلار گۇمران بولغان چاغدا، بوغاز تۆگىلەر تاشلىۋېتىلگەن چاغدا، ياۋايى ھايۋانلار توپلانغان چاغدا، دېڭىزلار ئوت بولۇپ لاۋۇلدىغان چاغدا، جانلار (ئۆز قاياشلىرىغا) قوشۇلغان چاغدا، تىرىك كۆمىۋېتىلگەن قىزدىن سەن قايسى گۇناھ بىلەن ئۆلتۈرۈلدۈڭ؟ دەپ سورالغان چاغدا، نامە ـ ئەماللار ئېچىلغان چاغدا، ئاسمان ئېچىپ تاشلانغان چاغدا، دوزاخ قىزىتىلغان چاغدا، جەننەت تەقۋالارغا يېقىنلاشتۇرۇلغان چاغدا، ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ قىلغان (ياخشى ـ يامان) ئىشلىرىنى بىلىدۇ.» [تەكۋىر سۈرىسى 1ـ 14ـ ئايەتلەر].

## 196.سۇئال: بەئىس دېگەن نېمە؟

بەئىس ـ قىيامەت قايىم بولغان كۈنى ئىسرافىل ئەلەيھىسسالام ئىككىنچى قېتىملىق سۇرگە

پۈۋلگەندىن كېيىن (بىرىنچى قېتىملىق پۈۋلىشى بىلەن پۈتۈن خالايىق ئۆلىدۇ) پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ تىرىلىشى دېمەكتۇر.

**197.سۇئال: قىيامەت كۈنىدىكى تىرىلىش قانداق بولىدۇ؟**

قىيامەت كۈنىدىكى تىرىلىش جان ۋە بەدەن بىلەن بولىدۇ. بۇ ئاللاھقا ھەرگىزمۇ قىيىن ئەمەس. ئىنساننى دەسلەپتە يوق يەردىن بار قىلغان ئاللاھ مەيلى ئۇنىڭ جەسىدى چىرىپ تۇپراققا ئايلىنىپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى يىرتقۇچلارغا يەم بولۇپ تۈگىشىپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى كۆيۈپ كۈل بولۇپ كەتكەن بولسۇن، مەيلى تىتىلىپ پارچە - پارچە بولۇپ كەتكەن بولسۇن، ھەر ھالەتتە ئۇنى بىرلەشتۈرۈپ ئەسلىدىكى ھالىتىگە كەلتۈرۈشكە ئەلۋەتتە قادىردۇر.

**198.سۇئال: ئىنسان قانداق ماددىلاردىن تەركىب تاپقان؟**

ئىنسان ئۈچ ئاساسلىق ماددىدىن تەركىب بولغان بولۇپ، ئۇلار:

1 - ئادەم ئەلەيھىسسالام نەسلىدىن داۋام قىلىپ كەلگەن ئۇرۇق(ئەرەب تىلىدا، «ئەجەبۇززەنەب» دەپ ئاتىلىدۇ).

2 - ئىنسان جىسمىنى ئۈستۈرگەن تۇپراق ئەسلىلىك ئوزۇقلۇقلار.

3 - ئىنسان ئانىسىنىڭ قورسىقىدىكى ۋاقتىدا ئاللاھ تەرىپىدىن ئاتا قىلىنغان جان.

**199.سۇئال: ئىنسان تەركىۋىدىكى ئۈچ ماددىنىڭ كېيىنكى ئەھۋالى قانداق بولىدۇ؟**

ئۇرۇق، تۇپراق، جاندىن ئىبارەت ئۈچ ماددىنىڭ تەركىبلىنىشى بىلەن «ئىنسان» دەپ ئاتىلىدىغان ئاڭلىق مەخلۇقات بۇ قىسقىغىنە ئىمتىھان دۇنياسىغا ئەۋەتىلگەن بولۇپ، ئۇنىڭ ئەجىلى توشقان ھامان، بۇ دۇنيادىن ئايرىلىپ بەرزەخ ئالەمگە يۆتكىلىدۇ ۋە ئۇنىڭدا بىرىنچى قېتىملىق كىچىك ھېسابىنى بېرىدۇ. ئاندىن قىيامەت قايىم بولغان كۈنى قايتا تىرىلدۈرىلىدۇ. ئىنسان ئۆلگەندىن كېيىن، ئۇ دەسلەپتە تەركىبلەنگەن ئۈچ ماددا ئەسلىگە قايتىدۇ، يەنى تۇپراق تۇپراققا، جان ئاللاھ خالىغان جايغا قايتىدۇ. پەقەت ئىنساننىڭ بىرىنچى تەركىبى بولغان ئۇرۇق تۇپراقتا چىرىمەستىن، ئوتتا كۆيگەن ياكى يىرتقۇچلارنىڭ ئاشقازانلىرىدا ئېزىلگەن بولسىمۇ يوقالماستىن تا قىيامەتكىچە ساقلىنىپ قالىدۇ. بۇ ئاللاھ ئۈچۈن قىيىن ئىش ئەمەس. ئاللاھ ئۇنىڭسىزمۇ، ئىنسانلارنى خالىغان ئۇسۇل بىلەن تىرىلدۈرۈپ ئەسلىگە كەلتۈرۈشكە ئەلۋەتتە قادىردۇر. چۈنكى ئۇ جانلىقلارنىڭ دەسلەپكى ئۇرۇقىنى يوقتىن بار قىلغان زات ئەمەسمۇ؟!

قىيامەت قايىم بولغان كۈنى قاتتىق يامغۇر ياغىدۇ. شۇ ۋاقىتتا، خۇددى زىرائەتلەر يەرگە تېكىلگەن ئۇرۇقتىن ئۈنۈپ چىققاندەك، ئىنساننىڭ تەركىبلىنىشىدىكى ئۈچ ئاساسلىق ماددىنىڭ بىرىنچىسى بولغان ئۇرۇقتىن ئىنسان ئۈنۈپ چىقىدۇ. قىيامەت كۈنىدىكى بۇ ئەھۋال بۇ دۇنيادىكى دەل - دەرەخلەر، زىرائەتلەر ۋە ئۆسۈملۈكلەرنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشاپ كېتىدۇ. بۇلارمۇ يەرگە تېكىلگەن ئۇرۇقچىلارنىڭ ئۈنۈپ چىقىشى ئارقىسىدا بارلىققا كېلىدۇ.

**200.سۇئال: شاپائەت ۋە ئۇنىڭ شەرتى**

ئاللاھ تائالا شاپائەتنى مۇقىملاشتۇرۇپ قۇرئاندا مۇنداق دېگەن : «بۇ كۈندە مەرھەمەتلىك ئاللاھ ئىزنى بەرگەن ۋە سۆزىدىن ئاللاھ رازى بولغان ئادەمنىڭ شاپائىتىدىن باشقا ھېچقانداق شاپائەت پايدا بەرمەيدۇ»..«ئاللاھنىڭ رۇخسىتىسىز كىممۇ ئاللاھنىڭ ئالدىدا شاپائەت قىلالىسۇن؟». (سۈرە بەقەرە 25- ئايەت)

يۇقىرىقى ئايەتلەردىن مەلۇم بولىدۇكى، شاپائەتنىڭ ئىككى تۈرلۈك شەرتى بار، بىرىنچىسى

ئاللاھتائالانىڭ شاپائەت قىلىشقا رۇخسەت قىلىشى، ئىككىنچى شاپائەت قىلىنغۇچى گۇناھ مەئسىيەتلەرنى ئۆتكۈزگەن بولسىمۇ، ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىمان ئېيتقان مۆئمىن بولىشى.

## 201.سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ شاپائىتى قانچە تۈرلۈك؟

ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھسسالامغا كاتتا فەزىل، مەرھەمەتلەرنى ئاتا قىلغان بولۇپ، شۇلاردىن بىرى پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ ئاخىرەتتە ئۆز ئۈممەتلىرىگە شاپائەت قىلىشىدۇر. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دېگەن : «ھەر بىر پەيغەمبەرنىڭ ئىجابەت بولىدىغان دۇئاسى بار. مەن ئىجابەت بولىدىغان دۇئايىمنى ئاخىرەتتە ئۈممىتىمگە شاپائەت قىلىشقا ساقلىماقچىمەن» (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ شاپائىتى ئۈچ تۈرلۈكتۇر.

بىرىنچىسى، چوڭ شاپائەت دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ مەھشەرگاھنىڭ قىيىن مىنۇتلىرىدا ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن خالايىققا قىلىدىغان شاپائىتى.

ئىككىنچى تۈرى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ ئۈممىتى ئىچىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە شاپائەت قىلىشى. بۇ ئىككى تۈرلۈك شاپائەت باشقا پەيغەمبەرلەردىن پەرقلىق ھالدا ئاللاھ پەقەت مۇھەممەد ئەلەيھسسالامغىلا خاس قىلغان خۇسۇسىيەتتۇر.

ئۈچىنچى تۈرى، گۇناھكار ئاسىيلار دوزاختا گۇناھلىرى مىقدارىچە ئازابلانغاندىن كېيىن ئاللاھنىڭ ئىزنى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ شاپائىتى بىلەن جەننەتكە كىرىدۇ. بۇ مۇھەممەد ئەلەيھسسالامدىن باشقا پەيغەمبەرلەر، سالىھ مۆئمىنلەرگىمۇ خاس شاپائەتتۇر.

## 202.سۇئال: ئاللاھ تائالانىڭ ھساپ ئېلىشى قانداق بولىدۇ؟

ئاللاھ تائالا ناھايىتى ئادىلدۇر، ئاللاھنىڭ ئادالىتى شۇكى، مەخلۇقاتلاردىن ھېچبىراۋغا زۇلۇم قىلمايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەربىر نەرسىنى ئۆزىگە لايىق ئورۇنغا مۇناسىپ رەۋىشتە قويغۇچىدۇر. ئاللاھنىڭ ھېكمىتى ۋە ئادالىتى شۇكى، مۆئمىن بىلەن كاپىر، سالىھ بىلەن پاسىق، ياخشى بىلەن يامان ھېچقاچاندا باراۋەر بولمايدۇ. ئاللاھ ھەر ئادەمگە ئەمىلىگە يارىشا مۇكاپات ياكى جازا بېرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ مەھشەرگاھتا خالايىققا شاپائەت قىلىشىدىن كېيىن قىزا ۋە ھۆكۈم باشلىنىدۇ. ئەنە شۇ كۈندە، قۇياش كىشىلەرنىڭ باش ئۈستىگە توغرىلانغان، پەرىشتىلەر سەپ-سەپ بولۇپ تۇرغان، كىشىلەر قارا تەرگە چۆمۈلگەن چاغدا، ئاللاھ تائالا ھەربىر بەندىدىن ھېساب ئېلىشنى باشلايدۇ. بۇ شۇنداق تەپسىلىي، ئىنچىكە ھېسابكى ، ئۇنىڭدا ئىنسان ھەربىر سۆزىدىن، ھەرىكىتىدىن، ئەمىلىدىن بىرمۇ-بىر ھېساب بېرىدۇ. بۇ شۇنداق ئادالەتلىك ھېسابكى ، ئۇنىڭدا ئىنساننىڭ تېرىقچىلىك ياخشىلىقىمۇ ھازىر قىلىنىدۇ. زەررىچىلىك يامانلىقىمۇ چۈشۈپ قالمايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەربىر ئادەمگە ئەمەللىرىنى خاتىرىلىگۈچى پەرىشتىلەرنى مۇئەككەل قىلغان. ئاللاھتائالانىڭ ئىلمى ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندۇر. «كىشىلەرنىڭ نامە-ئەمەلى ئوتتۇرىغا قويۇلىدۇ ، گۇناھكارلارنىڭ ئۇنىڭدىكى خاتىرىلەردىن قورققانلىقىنى كۆرۈسەن ، ئۇلار : ۋاي بىزگە! بۇ نامە-ئەمالغا چوڭ-كىچىك گۇناھنىڭ ھەممىسى خاتىرىلىنىپتىغۇ؟ دەيدۇ، ئۇلار قىلغان ئەتكەنلىرىنىڭ ھەممىسىنىڭ نامە-ئەمالغا خاتىرىلەنگەنلىكىنى كۆرىدۇ ، پەرۋەردىگارىڭ ھېچ ئادەمگە زۇلۇم قىلمايدۇ» (سۈرە كەھف 49- ئايەت) ئىنسان گۇناھلىرىدىن تېنىۋالماقچى بولغاندا، ئاللاھنىڭ ئەمرى بىلەن ئۇنىڭ ئەزالىرى قولى، كۆزى، تىلى، پۇتى ... تىلغا كىرىپ ھەقنى بايان قىلىش بىلەن ئۇنىڭ زىيىنىغا گۇۋاھلىق بېرىدۇ.

### 203.سۇئال:بەندىنىڭ ئەڭ ئاۋال ھساپ بىرىدىغان ئەملى قايسى؟

بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن ئەڭ ئاۋال ھىساپ ئېلىنىدىغىنى ناماز. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنىدە بەندە ئەڭ ئاۋال ھېساب بىرىدىغان نەرسە نامازدۇر، ئەگەر ئۇنىڭ نامازلىرى جايىدا، دۇرۇس بولسا، ئۇ نىجاتلىقلقا ئىرىشكەن بولىدۇ، ئۇنداق بولمىسا زىيان تارتقان بولىدۇ، ناۋادا پەرىز نامازلىرىدىن كەم قالغىنى بولسا، ئاللاھ تائالا پەرىشتىلەرگە: «قاراپ بېقىڭلار، بەندەمنىڭ نەفلى نامازلىرى بارمىكىن» دەيدۇ، شۇنىڭ بىلەن پەرىزنىڭ كەم قالغان يىرىگە نەفلى نامازدىن ئېلىپ بېرىپ تولۇقلىنىدۇ. بەندىنىڭ قالغان ئەمەللىرىمۇ مۇشۇ رەۋىشتە بولىدۇ. (ئىمام نەسەئى، تىرمىزىي رىۋايەت قىلغان) بەندە ھەربىر ئىشىدا مەيلى چوڭ ياكى كىچىك بولسۇن خالىس ھالدا بىر ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى كۆزلىگەن بولىشى كىرەك، كىشىلەرگە كۆرستىپ ماختىنىشتەك رىيا ۋە ياكى باشقا مەقسەتتە قىلىنغان ئەمەللەرنى ئاللاھ قوبۇل قىلىنمايدۇ. ئاللاھ ئەمەللەرنىلا ئەمەس، دىللاردىكىنىمۇ بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.

### 204.سۇئال:بەندىلەرنىڭ ھساپ بىرىشى قانداق بولىدۇ؟

مانا مۇشۇ تەرىقىدە ئاللاھ تائالا ھەربىر بەندىنىڭ تائەت-ئىبادەتلىرى، كىشىلەر بىلەن بولغان مۇئامىلە ئەھۋالى، ئەمەللىرىدىن ئادىل ۋە ئىنچىكە ھىساپ ئالىدۇ. كىشىلەرنىڭ ئەمەللىرى ئوخشاش بولمىغاچقا، ھىساپ بىرىشتىمۇ پەرىقلىق بولىدۇ. ئۇلاردىن ئاسان ھىساپ بىرىدىغىنى، قىيىن ھىساپ بىرىدىغىنى شۇنداقلا ئاشكارا ۋە يۇشۇرۇن ھىساپ بىرىدىغانلىرى بار.

### 205.سۇئال:سوئال سوراقسىز ھالدا جەننەتكە كىرىدىغانلار

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: ماڭا ئۇممەتلەر توغرىلاندى. ..... مەن يەنە بىر توپ كىشلەرنى كۆردۇم. ماڭا: بۇ سىنىڭ ئۇممىتىڭ ۋە ئۇلار بىلەن ھىساپسىز ۋە ئازاپسىز جەننەتكە كىرىدىغان 70 مىڭ ئادەم بىللە دىيىلدى» ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئورنىدىن تۇرۇپ ئۆيىگە كىرىپ كەتتى. ئاندىن ساھابىلار ھىساپ ئېلىنماي ۋە ئازاپقا دۇچار بولماي جەننەتكە كىرىدىغان كىشلەر توغرىسىدا دەتالاش قىلىشتى. .... ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسام چىقىپ، ئۇلاردىن «نىمە توغرىلىق دەتالاش قىلىۋاتىسلەر» دەپ سورىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئۇلارنىڭ نىمە توغرىدا دەتالاش قىۋاتقانلىقى ئېيتىپ بىرىلگەندە ئۇ: ئۇلار سۇف كۆچ قىلمايدىغان، سۇف كۆچ قىلدۇرمايدىغان، پال ئاچمايدىغان، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشلەردۇر» دىدى.

### 206.سۇئال: ناھايىتى ئاسان ۋە يەڭگىل ھساپ بېرىدىغانلار

بۇلارنىڭ قارارگاھى جەننەت بولىدۇ، بۇلاردىن ناھايىتى يەڭگىل ھىساپ ئېلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ ئەمەللىرى ئوتتۇرىغا تاشلىنىدۇ، ئاللاھتائالا رەھمەت قىلىپ ئۇلارنىڭ گۇناھلىرىنى مەغفىرەت قىلىدۇ. قۇرئاندا ئۇلارغا مۇنداق ئىشارە قىلىنغان. «نامە - ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەمدىن ئاسان ھېساب ئېلىنىدۇ. (ئۇ جەننەتتىكى) ئائىلىسىگە خوشال قايتىدۇ. نامە - ئەمالى ئارقا تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەم ۋاي دەپ توۋلايدۇ (يەنى ئۆلۈمنى ئارزۇ قىلىدۇ) دۇزاخقا كىرىدۇ» [ئىنشىقاق سۈرىسى 7 - 12 - ئايەتلەر].

### 207.سۇئال: قاتتىق ھساپ ئېلىنىدىغانلار

ئاللاھتائالا بۇلارنىڭ ھەربىر چوڭ-كىچىك ئەمەللىرىدىن ئىنچىكە ھىساپ ئالىدۇ. بۇ گۇيا ئۇلارنىڭ يامان ئاقىۋىتىگە ئىشارەتتۇر. ئائىشە رەزىيالالاھۇ ئەنھا رىۋايەت قىلىدۇكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام : «ئاللاھتائالا قىيامەت كۈنى ھىساپ-كىتاپ ئالغان ئادەم چوقۇم ھالاك بولىدۇ»

دىدى. مەن:« ئى رەسۇلۇللاھ، ئەجەبا ئاللاھتائالا كىتاۋىدا: نامە-ئەمالى ئوڭ تەرىپىدىن بېرىلگەن ئادەمدىن ئاسان ھېساپ ئېلىنىدۇ» دىگەن تۇرسا دىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئۇ دىگەن بەندىنىڭ ئەمەللىرىنىڭ ئۇتتۇرىغا تاشلىنىشىدۇر، ئەمما كىمكى ئىنچىكىلەپ سوئال-سۇراق قىلىنىدىكەن، ئۇ قاتتىق ئازاپقا قالىدۇ» دەپ جاۋاپ بەردى.

## 208. سۇئال: جازا دىگەن نىمە؟

جازا - بەندىلەرنىڭ بۇ دۇنيادا قىلغان ياخشى - يامان ئەمەللىرىگە بېرىلگەن مۇكاپات ۋە جازانىڭ ئېلان قىلىنىشى دېمەكتۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «شۇ كۈندە ئاللاھ ئۇلارغا تولۇق تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ. ئۇلار ئاللاھنىڭ ئاشكارا ھەق ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ» [نۇر سۈرىسى 25 - ئايەت].

## 209.سۇئال: مىزان دىگەن نىمە؟

بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن ھېساپ-كىتاپ ئېلىنغاندىن كېيىن تارازىدا ئۆلچىنىدۇ. مانا بۇ ئاخىرەت ھادىسىلىرىدىن بولغان مىزاندۇر. مىزان ئىنسانىنىڭ ئاخىرەتتىكى قارارگاھىنىڭ جەننەت ۋە ياكى دوزاخ بولىشىدىكى ھالقىلىق باسقۇچ ھېساپلىنىدۇ. بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىنىڭ ئىلاھى تارازىدا ئۆلچىنىدىغانلىقى ۋە بۇ ھەقتىكى ئەھۋاللار قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىس شەرىفتە بايان قىلىنغان يەقىينى مەسىلىدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا ناھايىتى ئۇچۇق رەۋىشتە مۇنداق دەيدۇ: «قىيامەت كۈنى بىز (ئەمەللەر تارتىلىدىغان) ئادالەت تارازىسىنى ئورنىتىمىز ھېچ ئادەمگە قىلچە ئۇۋال قىلىنمايدۇ. (يەنى ياخشى ئادەمنىڭ ياخشىلىقى كېمەيتىۋېتىلمەيدۇ، يامان ئادەمنىڭ يامانلىقى ئاشۇرىۋېتىلمەيدۇ، ئەگەر ئۇنىڭ قىچا چاغلىق ئەمەلى بولسىمۇ ئۇنى ھازىر قىلىمىز، (بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىدىن) ھېساپ ئېلىشقا بىز يېتەرلىكمىز» (سۈرە ئەنبىيا 47- ئايەت)

## 210.سۇئال: ئىنسانلار مىزاندا ئۆلچەنگەندىن كىيىن قانداق پىرقىلەرگە بۆلۈنىدۇ؟

غەيبىتىن خەۋەر بەرگۈچى قۇرئان ئايەتلىرى ۋە ھەدىسلەردىن مەلۇمكى، مىزاندا ئۆلچىنىش بىلەن ئادەملەر شۇنىڭغا ماس يوسۇندا ئۈچ فىرقىگە بۆلىنىدۇ. بىرىنچى پىرقە ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ چۈشۈپ تارازىسى ئېغىر كەلگەن كىشىلەردۇر، بۇلار بولسا نىجات تاپقۇچى جەننەت ئەھلى بولىدۇ. ئىككىنچى پىرقە تارازىسى يەڭگىل كەلگەنلەر يەنى يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىدىن زىيادە بولغان كىشىلەر، بۇلار زىيان تارتقۇچى دوزاخ ئەھلىدۇر. قۇرئاندا بۇ ئىككى تۈركۈمدىكى كىشىلەرگە ئىشارە قىلىنىپ مۇنداق دىيىلگەن: «تارازىسى ئېغىر كەلگەن (يەنى ياخشىلىقلىرى يامانلىقلىرىنى بېسىپ چۈشكەن) ئادەمگە كەلسەك، ئۇ كۆڭۈللۈك تۇرمۇشتا (يەنى نازۇ-نېمەتلىك جەننەتتە) بولىدۇ. تارازىسى يىنىك كەلگەن (يەنى يامانلىقلىرى ياخشىلىقلىرىنى بېسىپ كەتكەن، ياكى ياخشىلىقى بولمىغان) ئادەمگە كەلسەك ئۇنىڭ جايى ھاۋىيە بولىدۇ. ھاۋىيەنىڭ نىمە ئىكەنلىگىنى قانداق بىلەلەيسەن؟ ھاۋىيە قىزىق ئوتتۇر» (سۈرە قارىئە 6-11 ئايەتلەر). ئۈچىنچى پىرقە ياخشىلىقى بىلەن يامانلىقى تەڭ نىسبەتتە بولغان ئادەملەر بولۇپ، بۇ ئاللاھنىڭ رەھمەت- مەغفىرىتىگە باغلىق، خالىسا مەغفىرەت قىلىدۇ، خالىسا ئازاپلايدۇ.

## 211.سۇئال: مىزاننى قانداق چۈشىنىش كىرەك؟

مىزان يەنى ئاخىرەتتىكى ئادالەت تارازىسى ئاللاھقا خاس غەيىپ ئىلىملەر جۈملىسىدىن بولۇپ، بىز مىزاننى قۇرئان ۋە ھەدىسلەر ئاشكارا قىلغانچە چۈشىنىش ۋە ئىمان ئېيتىشقا بۇيرۇلغان. ئەمما ئۇنىڭ ھەقىقىتى ۋە تەپسىلاتلىرى ھەققىدە زېھىنلاش بىھۇدە زورۇقۇش

ھسابلىنىدۇ.

## 212.سۇئال: مىزاندا نىمىلەر ئۆلچىنىدۇ؟

مىزاندا ئۆلچىنىدىغان نەرسە ھەققىدە ئۆلىمالار مۇنداق ئۈچ خىل كۆز قاراشنى ئوتتۇرىغا قويىدۇ. بىرىنچىسى مىزاندا ئەمەللەر ئۆلچىنىدۇ. ئىككىنچىسى ئەمەللەر خاتىرىلەنگەن نامە-ئەمەل كىتاۋى ئۆلچىنىدۇ. ئۈچىنچىسى بەندىنىڭ ئۆزى ئۆلچىنىدۇ. قىيامەت كۈنى، ئەمەللەر تارازىدا ئۆلچەنگەندە بىر بەندىنىڭ ياخشىلىق تەرىپى بىسىپ كېتىدىغانلىغا بىرلا ياخشىلىق كەملەپ قالىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا: ئى بەندەم، بېرىپ قاراپ باققىن بىرەر ئادەم ساڭا ئۆز ئەمەللىرىدىن بىر ياخشىلىقنى بېرەمدىكىن دىيىلىدۇ. ئۇ ئادەم بىر تۇققان قېرىندىشىنىڭ يېنىغا، ئاندىن ئانىسىنىڭ يېنىغا، ئاندىن دادىسىنىڭ ئالدىغا ، ئاندىن خوتۇنىنىڭ قېشىغا ، ئاندىن بالىسىنىڭ قېشىغا بارىدۇ . ئۇلاردىن بىر ياخشىلىقنى بىرىشنى سورايدۇ، ھىچ قايسىسى بىرەلمەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ دۇنيادىكى ئەڭ يېقىن ئەڭ مېھرىبان كىشىلىرىنىڭ يېنىدىن قۇرۇق قول، ئۈمۈتسىز، قاتتىق قورققان ھالدا ئاللاھتائالانىڭ ئالدىغا قايتىدۇ ۋە: ئى پەرۋەردىگارىم، مەن دۇنيادىكى ئەڭ يېقىن كىشىلىرىمدىن مېنىڭ نىجات تاپقۇچىلاردىن بولىشىم ئۈچۈن بىرلا ياخشىلىقنى بېرىشنى سورىدىم، ئەمما ھېچكىم بەرمىدى، دەيدۇ. بۇ چاغدا ئاللاھتائالا: ئى بەندەم، مەن ساڭا سېنىڭ قېرىندىشىڭ، ئاناڭ، داداڭ، خوتۇنۇڭ ۋە بالاڭدىنمۇ بەكرەك رەھىمدىلمەن. مەن سېنى مەغفىرەت قىلدىم. ئى پەرىشتىلەر، بەندەمنى جەننەتكە ئېلىپ كىرىڭلار، دەيدۇ.

## 213.سۇئال: سىراتنىڭ مەنىسى

سىرات سۆزىنىڭ لۇغەت مەنىسى ئوچۇق، ئېنىق يول بولۇپ، شەرىئەتتە ئىككى خىل مەنىدە قوللىنىلىدۇ. بىرى ئاللاھ تائالا ھاياتى دۇنيادا بەندىلىرىگە بەلگىلەپ بەرگەن توغرا يول بولۇپ، تۆۋەندىكى ئايەت مانا شۇ مەنىدە ئېيتىلغان «بۇ مېنىڭ توغرا يولۇمدۇر، شۇ يولدا مېڭىڭلار، ناتوغرا يوللاردا ماڭماڭلار، ئۇلار سىلەرنى ئاللاھنىڭ يولىدىن ئايرىۋىتىدۇ» (سۈرە ئەنئام 153-ئايەت) ئىككىنچىسى قىيامەت كۈنى دوزاخنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان كۆۋرۈك بولۇپ، ئۇ گۈيا ئىنچىكىلىكتە قىلدەك، ئۆتكۈرلۈكتە قېلىچ بىسىدەكتۇر. پەيغەمبەرلەردىن تارتىپ ئاسىي گۈناھكارلارغىچە جىمى ئادەم پۇلسىرات كۆۋرۈكىدىن ئۆتىدۇ. ياخشى ئەمەللىرى شاراپىتىدىن جەننەتكە مۇيەسسەر بولغان مۆئمىنلەر جەننەتكە ئۇدۇل ئۆتۈپ كېتىدۇ. جەھەننەمگە مەنسۇپ بولغان كۇپپارلار مۆدۈرۈپ يىقىلىدۇ، كۆۋرۈكتىن ئۆتەلمەيدۇ ۋە دۇزاخقا چۈشۈپ كېتىدۇ.

## 214.سۇئال: سىراتنىڭ تەسۋىرى

سىرات ھاياتى دۇنيادىكى سىراتنىڭ ئاخىرەتتىكى كۆرۈنىشى بولۇپ، كىمكى بۇ دۇنيادا ئاللاھ بەلگىلىگەن توغرا يولدا ماڭغان بولسا، جەھەننەم ئۈستىگە تارتىلغان سىراتتىن ئۆتۈش ئاسانغا توختايدۇ. ئەمما شەرىئەت يولىدىن چەتنەپ گۈناھقا پاتقان بەندىنىڭ ئۇنىڭدىن ئۆتمىكى بەسي مۇشكۇل بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىسلىرىدە سىرات ھەققىدە مەلۇمات بەرگەن. سىرات جەھەننەمنىڭ ئۈستىگە تارتىلغان. مەن شۇ سىرات كۆۋرۈكىدىن ئەڭ ئاۋۋال ئۆتۈشكە ئىزنى بېرىلگەن پەيغەمبەرمەن. بۇ كۈندە پەيغەمبەرلەردىن باشقا ھېچكىم گەپ قىلىشقا جۈرئەت قىلالمايدۇ. ئۇلارنىڭ سۆزلىرىمۇ پەقەت: پەرۋەردىگارىم ئامانلىق بەرگىن، دىگەندىنلا ئىبارەت بولىدۇ. جەھەننەمدە تىكەنلىك تۆمۈر قارماقلار بار، سىلەر نەجدىدە ئۆسىدىغان تىكەنلىك قامغاقنى كۆرۈپ باققانمۇ؟ ساھابىلار «ھەئە» دىيىشتى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇ خۇددى سىلەر

كۆرگەندەك تىكەنلىكتۇر، ئەمما ئۇنىڭ چوڭلۇقىنى بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچكىم بىلمەيدۇ. كىشىلەر ئەمەللىرىنىڭ ئېتىبارى بويىچە ئاشۇ تىكەنلىك تۆمۈر قارماقلارغا ئىلىنىدۇ. بەزىلەرنى يامان ئەمەللىرى سەۋەپلىك قارماق ھالاك قىلىدۇ. بەزىلەرنى قارماق ئىلغاندىن كېيىن قۇتۇلۇپ كېتىدۇ»، « ئادەملەر جەھەننەمنىڭ ئۈستىگە جايلاشقان سىراتتىن ئۆتىدۇ. ئۇنىڭدا تىكەنلىك تۆمۈر قارماقلار ۋە ئىلمەكلەر بولۇپ، ئادەملەرنى ئوڭ سول تەرەپلىرىدىن ئىلىۋالىدۇ. ئەتراپىتا :ئى پەرۋەردىگارىم، ئامانلىق بەرگىن، ئامانلىق بەرگىن، دەپ تۇرىدىغان پەرىشتىلەر بولىدۇ. ئادەملەرنىڭ بەزىلىرى سىراتتىن چاقماقتەك ئۆتۈپ كېتىدۇ، يەنە بەزىلىرى شامالدەك، بەزىلىرى ئۇچقۇر ئاتتەك، بەزىلىرى يۈگۈرۈپ، بەزىلىرى مېڭىپ ئۆتىدۇ، بەزىلەر تىزلىنىپ، بەزىلەر ئۆمىلەپ ئۆتىدۇ. دوزاخ ئەھلى بولسا يا ئۆلمەيدىغان يا تىرىلمەيدىغان قاتتىق ئازاپتا بولىدۇ. ئادەملەر گۇناھ ـ مەئسىيەتلىرى مىقدارىچە كۆيۈپ كۆمۈردەك قارىداپ كېتىدۇ. ئاندىن كېيىن ئۇلارغا شاپائەت قىلىنىدۇ». مانا بۇ سەھىھ ھەدىسلەردە بايان قىلىنغان سىراتنىڭ تەسۋىرى. قورقىدىغان قەلب ئىگىلىرى ئۈچۈن ئاخىرەتنىڭ ھەربىر ھادىسىلىرىدە چوڭ ئىبرەت بار.

**215.سۇئال: دوزاخ ۋە ئۇنىڭ دەرىجىلىرى**

دوزاخ ـ دەھشەتلىك ئوت قايىنمىدىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇ كاپىرلار، مۇناپىقلار ۋە مۇسۇلمانلاردىن بولغان ئاسىي ـ گۇناھكارلارنىڭ بىر قىسمى بارىدىغان جايدۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆئمىنلەر! ئۆزەڭلار ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار» [تەھرىم سۈرىسى 6 ـ ئايەت].

دوزاخ ـ كۇپپارلار، گۇناھكار ئاسىلارنىڭ ئاخىرقى قارارگاھى، ئاللاھ تائالا بەندىلىرىنى ئاگاھلاندۇرغان، پەيغەمبەرلەر قەۋملىرىنى شەررىدىن قورقۇتقان، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام «ئۈممىتىم، ئۈممىتىم» دەپ ئازابىدىن پاناھ تىلىگەن جەھەننەمدۇر.

سۈرە ھىجرىنىڭ 44ـ ئايىتىدە خەۋەر بېرىلگەندەك، دوزاخنىڭ ئوخشىمىغان دەرىجىلىرى، دەرۋازىلىرى بولۇپ، ئۇلارنىڭ ھەربىرىدىن كىرىدىغان مۇئەييەن بىر بۆلەك ئادەملەر بار. بۇلار: جەھەننەم، لەزا، ھۇتەمە، سەئىر، سەقەر، جەھىم، ھاۋىيە. سۈرە كەھفىنىڭ 102ـ ئايىتىدە كەلگىنىدەك جەھەننەم كاپىرلارغا تەييارلانغان مەنزىلگاھتۇر، لەزا بولسا ھەقتىن يۈز ئۆرۈپ بۇرالغان ۋە پۇل ـ مال يىغىپ ساقلاپ، ئۇنىڭدىن ئاللاھنىڭ ۋە مىسكىنلەرنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىغانلارنىڭ جايىدۇر. ھاۋىيە دوزاخنىڭ ئاستىنقى قەۋىتى، ئازاب جەھەتتىن ئەڭ قاتتىقى بولۇپ، مۇناپىقلار مۇشۇ يەردە جازالىنىدۇ.

**216.سۇئال: دوزاخقا مۇئەككەل پەرىشتىلەر**

دوزاخقا قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل قىلىنغان بولۇپ، سۈرە مۇددەسسىرنىڭ 30ـ ئايىتىدە خەۋەر بېرىلگەندەك، ئۇلارنىڭ سانى 19دۇر. ئەھلى دوزاخنىڭ ئالدىدىن، كەينىدىن، ئاستىدىن، ئۈستىدىن، ئوڭ ـ سول تەرەپلىرىدىن ئوت ئوراپ تۇرىدۇ.

**217.سۇئال:دەۋزەخىيلەرنىڭ ئەھۋالى**

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «دوزاختا ئۇلارنىڭ ئاستىغا سالىدىغان كۆرپىسىمۇ ئوتتىن، ئۈستىگە يېپىنىدىغان يوتقىنىمۇ ئوتتىن بولىدۇ». (سۈرە ئەئراف 41ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

ئۇلارنىڭ بويۇنلىرىغا تاقاق، پۇت ـ قوللىرىغا كىشەنلەر سېلىنغان ھالدا ئوتقا سۆرەپ كىرىلىدۇ.

«كاپىرلارغا ئوتتىن كىيىملەر پىچىلىدۇ، ئۇلارنىڭ باشلىرى ئۈستىدىن يۇقىرى ھارارەتلىك قايناقسۇ قويۇلىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ ئىچ-باغرى ۋە تېرىلىرى ئېرىتىلىدۇ، ئۇلار تۆمۈر-توقماقلار بىلەن ئۇرۇلىدۇ. ھەر قاچان ئۇلار (پىتىۋاتقان) غەم-قايغۇنىڭ قاتتىقلىقىدىن دوزاختىن چىقماقچى بولسا، ئۇلار دوزاخقا قايتۇرۇلىدۇ، (ئۇلارغا) كۆيدۈرگۈچى (دوزاخ) ئازابىنى تېتىڭلار (دېيىلىدۇ)». (سۈرە ھەج 19-22-ئايەتلەر).

گۇناھكارلار دوزاخقا كىرگەندە ئاللاھ ئۇلارنىڭ تېنىنى يوغىنىتىپ زورايتىدۇ، بۇ ئۇلارنىڭ ئازابىنى زىيادە قىلىش ئۈچۈندۇر. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «كاپىرلارنىڭ ئىككى مۈرىسىنىڭ ئارىلىقى خۇددى ئالدىراپ تېز ماڭغان يولۇچىنىڭ ئۈچ كۈنلۈك سەپەر مۇساپىسىدەك ئارىلىقتا بولىدۇ». (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان). «كاپىرنىڭ چىشى ئۇھۇد تېغىدەك، تېرىسىنىڭ يىرىكلىكى ئۈچ كۈنلۈك يول مۇساپىسىدەك بولىدۇ» (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

دوزاخ ئەھلىنىڭ چىراي-شەكلى جەھەتتىن ئىنتايىن سەت، قەبىھ ئىكەنلىكى توغرىسىدا قۇرئان مۇنداق بايان قىلىدۇ. «ئۇلارنىڭ يۈزلىرى گويا قاراڭغۇ كېچىنىڭ پارچىسى بىلەن ئورالغاندەك قارىيىپ كېتىدۇ». (سۈرە يۇنۇس 27-ئايەت)، «ئۇلارنىڭ يۈزلىرىنى ئوت كۆيدۈرىدۇ، كالپۇكلىرى قورۇلۇپ، چىشلىرى ئېچىلىپ (بەتبەشىرە) بولۇپ قالىدۇ». (سۈرە مۇئمىنۇن 114-ئايەت).

ئۆتكۈر زەھىرى بىلەن چېقىپ، بەدەنگە يۆگىشىپ تۇرىدىغان يىلان-چايانلارمۇ دوزاختىكى خىلمۇ-خىل، تۈرلۈك ئازابلارنىڭ بىرىدۇر. ئەھلى دوزاخنىڭ ئازابلىرى تۈرلۈك، خىلمۇ-خىل بولىدۇ. پۇل-ماللىرىدىن ئاللاھ بۇيرىغان زاكاتنى ئادا قىلمىغانلارنىڭ جازاسى بولسا : «ئۇ كۈندە (يەنى قىيامەت كۈنىدە) ئۇ ئالتۇن-كۈمۈشلەر جەھەننەمنىڭ ئوتىدا قىزىتىلىپ، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنىڭ پېشانىلىرى، يانلىرى ۋە دۈمبىلىرى داغلىنىدۇ. ئۇلارغا بۇ سىلەرنىڭ ئۆزەڭلار ئۈچۈن يىغقان ئالتۇن-كۈمۈشىڭلار (سىلەر بۇ دۇنيادا ئاللاھنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىدىڭلار) يىغقان ئالتۇن-كۈمۈشۈڭلارنىڭ ۋابالىنى تېتىڭلار دېيىلىدۇ». (سۈرە تەۋبە 35-ئايەت).

دوزاخ ئەھلى ئازاب چېكىشتە بىر خىل ئەمەس، پەرقلىق بولىدۇ. ئۇلار ھاياتى دۇنيادا قىلغان ياخشى-يامان ئەمەللىرىنىڭ ھېسابى بويىچە بەزىلىرى قاتتىق ئازابتا، بەزىلىرى يەڭگىلرەك ئازابتا بولىدۇ. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «ئوت ئۇلارنىڭ بەزىلىرىنى ھوشۇقىغىچە، بەزىلىرىنى تىزىغىچە كۆيدۈرىدۇ، بەزىلىرىنى بېلىگىچە، بەزىلىرىنى ئوقرەك سۆڭەكلىرىگىچە كۆيدۈرىدۇ» (ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). «قىيامەت كۈنى دوزاخ ئەھلىنىڭ ئەڭ يېنىك ئازاب چېكىدىغىنى شۇنداق بىر ئادەمكى، ئۇنىڭ ئىككى تاپىنى ئاستىغا ئىككى چوغ قويۇلىدۇ، چوغنىڭ تەسىرىدىن ئۇنىڭ مېڭىسى قايناپ كېتىدۇ. ئۇ مەندىنمۇ قاتتىق ئازابلانغان ئادەم يوق دەپ ئويلايدۇ. ھەقىقەتتە ئۇ ئەڭ يەڭگىل ئازاب چەككەن كىشىدۇر». (ئىمام بۇخارى، ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

ھاياتلىق قانۇنىيىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، دوزاخ ئەھلىمۇ يېمەك-ئىچمەككە مۇھتاج بولىدۇ. ئەمما بۇ ئۇلارنىڭ ئازابىغا ھەسسىلەپ ئازاب قاتىدۇ. ئەھلى دوزاخنىڭ تائامى ئۇلارنىڭ ئاچلىقىنى پەسەيتەلمەيدۇ. ئىچىملىكى ئۇسسۇزلۇقنى باسالمايدۇ. دوزاخ ئەھلىنىڭ يېمەكلىكى بولغان زەققۇم، غىسلىن، زەرئى ھەققىدە قۇرئاندا ناھايىتى ئوچۇق بايانلار كەلگەن. «بۇ (يەنى جەننەتنىڭ نېمەتلىرى) ياخشى زىياپەتمۇ ياكى زەققۇم دەرىخىمۇ؟ زەققۇمنى بىز زالىملار (يەنى گۇمراھلار) ئۈچۈن (ئاخىرەتتە) ئازاب قىلدۇق. شۈبھىسىزكى، ئۇ جەھەننەمنىڭ قەئرىدە ئۆسىدىغان

دەرەختۇر. ئۇنىڭ مېۋىسى گويا شەيتانلارنىڭ باشلىرىغا ئوخشايدۇ. ئۇلار شۈبھىسىز شۇ مېۋىلەردىن يەيدۇ، ئۇنىڭ بىلەن قورساقلىرىنى تويغۇزىدۇ. ئاندىن ئۇلار ئۇنىڭ ئۈستىگە (يىرىڭ بىلەن) قايناقسۇنىڭ ئارىلاشتۇرمىسىنى ئىچىدۇ» (سۈرە سافات 62-67-ئايەتلەر).

ئەھلى دوزاخ ئەنە شۇنداق تەكرار-تەكرار ئازاب چېكىش، قىينىلىش بىلەن نالە-پەرياد قىلىپ خار ھالدا ياشايدۇ، ئازاب ئۇلاردىن بىر مىنۇتمۇ نېرى بولمايدۇ. ئۇلار ئاللا-توۋا بىلەن يىغا-زار قىلىشىپ مۇنداق دېيىشىدۇ: «پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى دوزاختىن چىقارغىن (ئاندىن دۇنياغا قايتۇرغىن)، ئەگەر بىز (شۇنىڭدىن كېيىن) يەنە گۇناھ قىلساق، بىز ھەقىقەتەن زالىم بولۇپ قالىمىز. ئاللاھ ئېيتىدۇ: جەھەننەمدە خار ھالدا قېلىڭلار، (ئۈستۈڭلاردىن ئازابنىڭ كۆتىرىلىپ كېتىشى ھەققىدە) ماڭا سۆز ئاچماڭلار» (سۈرە مۇئمىنون 106-108-ئايەتلەر) ئۇلارنىڭ نالە-پەريادىغا ھېچكىممۇ قۇلاق سالمايدۇ. دوزاخ ئەھلى قاتتىق ئازابتا ئۆلۈمنى شۇنچىلىك ئارزۇ قىلىدۇ. ئاللاھتىن ئۆزلىرىگە ئۆلۈم بېرىشنى، بۇنىڭ بىلەن ئازابتىن قۇتۇلۇپ، ئارام تېپىشنى تىلەيدۇ. ئەمما ئاخىرەت ھاياتى مەڭگۈلۈك ھايات بولۇپ، ئۆلۈم بولمايدۇ، ئۇنىڭدىكى ئازاب ياكى نېمەت ئەبەدىي داۋام قىلىدۇ.

### 218.سۇئال: دەۋزەختە مەڭگۇ قالىدىغانلار ۋە قۇتۇلىدىغانلار

ئەھلى سۈننە ۋە جامائەنىڭ ئەقىدىسى بويىچە ئېيتقاندا، ئاللاھنىڭ بىرلىكىگە ئىمان ئېيتقان مۇسۇلمان ھەر قانچە چوڭ گۇناھ ئۆتكۈزگەن بولسىمۇ، مەڭگۈ دوزاختا قالمايدۇ، بەلكى گۇناھلىرى مىقدارىچە دوزاختا ئازابلانغاندىن كېيىن ئاخىرى بىر كۈنى دوزاختىن چىقىدۇ ۋە ئاللاھنىڭ رەھمىتى بىلەن جەننەتكە كىرىدۇ. بۇ ئاللاھقا شېرىك كەلتۇرمىگەن تەۋھىد ئەقىدىسىدىكى ئەمما يامان ئەمەللىرى ياخشىلىقىدىن ئېشىپ كەتكەنلەرگە قارىتىلغان. ئاللاھ تائالانىڭ «ئۇلار دوزاختا مەڭگۇ قالىدۇ» دېگىنى ئاللاھنى ئىنكار قىلغان ئىمانسىز كۇففارلار ۋە ئاللاھقا شېرىك كەلتۇرگەن مۇشرىكلارنى كۆرسىتىدۇ. «ئاللاھ ھەقىقەتەن ئاللاھقا شېرىك كەلتۇرۇش گۇناھىنى مەغفىرەت قىلمايدۇ. خالىغان ئادەمنىڭ ئۇنىڭدىن باشقا گۇناھىنى مەغفىرەت قىلىدۇ. كىمكى ئاللاھقا شېرىك كەلتۇرىدىكەن، چوڭ گۇناھ قىلغان بولىدۇ» (سۈرەنىسا 48-ئايەت). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: جەننەت ئەھلى جەننەتكە، دوزاخ ئەھلى دوزاخقا كىرىپ بولغاندىن كېيىن، ئاللاھ تائالا: قەلبىدە تېرىقچىلىق ئىمانى بارلارنى تارتىپ چىقىرىڭلار دەيدۇ، ئۇلار ئوتتا كۆيۈپ قارىداپ كەتكەن ھالەتتە چىقىدۇ. ئاندىن ئۇلار ئابىھايات ئۈستىگە تاشلىنىدۇ. بۇ ئادەملەر خۇددى كەلكۈن لاتقىلىرىدا ئوت-چۆپ ئۈنۈپ چىققاندەك، چىرايلىق ھالەتتە ئۈنۈپ چىقىدۇ. ئەجىبا سەن ئەشۇنداق يۇمران سېرىق مايسىنى كۆرۈپ باقمىغانمۇ؟ (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى، بىر ئاللاھدىن باشقا ئىلاھ يوق» دېسە، قەلبىدە مىسقالچە ياخشىلىق بولىدىكەن، دوزاختىن چىقىدۇ. كىمكى بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق دېسە، قەلبىدە تېرىقچىلىق ياخشىلىق بولىدىكەن، دوزاختىن چىقىدۇ. كىمكى، «بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوق» دەيدىكەن ۋە قەلبىدە زەررىچە ياخشىلىق بولىدىكەن ئۇمۇ دوزاختىن چىقىدۇ (ئىمام بۇخارى، مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

### 219.سۇئال: جەننەت قانداق جاي؟

جەننەت ـ ئاللاھ تائالا مۇئمىن، تەقۋىدارلار ئۈچۈن تەييارلىغان كاتتا مۇكاپات. ئۇنىڭدا جاپا-مۇشەققەتمۇ، قېرىلىق، ئۆلۈم، قايغۇ-ھەسرەتمۇ يوق. ئۇنىڭدا بارى ئاللاھنىڭ رەھمەت،

مەرھەمىتى، ئەبەدىيلىك خۇشاللىق ۋە تۈگىمەس راھەت-پاراغەتتۇر. جەننەت ئاللاھنى كۆرمەي تۇرۇپ ئىمان ئېيتقان، ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىپ، ئازابىدىن قورققان، ئاللاھ بۇيرىغان ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن چەكلىگەن ئىشلاردىن ئۆزىنى ساقلىغان تەقۋادارلارغا خاستۇر.

## 220.سۇئال: جەننەت ۋە جەننەتلەرنىڭ سۈپەتلىرى

جەننەت - بۇك - باراقستان بوستانلىق، گۈزەل باغچە بولۇپ، ئۇ، مۇسۇلمان تەقۋادار زاتلارنىڭ مەڭگۈلۈك قارارگاھىدۇر. ئاللاھ جەننەتنى تەرىپلەپ مۇنداق دەيدۇ: «تەقۋادارلار ھەقىقەتەن بىخەتەر جايدا بولىدۇ. باغلاردا بۇلاقلارنىڭ ئارىسىدا بولىدۇ. ئۇلار قېلىن - يۇپقا - يىپەك كىيىملەرنى كىيىپ، بىر - بىرىگە قارىشىپ ئولتۇرىشىدۇ. (ئۇلار تۇرلۇك ھۆرمەتلەر بىلەن) مۇشۇنداق ئىكرام قىلىنىدۇ. شەھلا كۆزلۈك ھۆرلەرنى ئۇلارغا جۈپ قىلىمىز. ئۇلار جەننەتتە (مەيدە ئېغىرلىشىش ۋە كېسەللىكلەردىن) ئەمىن بولغان ھالدا خىزمەتچىلەردىن ھەممە مېۋىلەرنى كەلتۈرۈشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئۇلار مۇشۇ دۇنيادىكى ئۆلۈمدىن باشقا جەننەتتە ھېچقانداق ئۆلۈمنى تېتىمايدۇ. ئاللاھ ئۇلارنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلايدۇ. بۇ پەرۋەردىگارىڭنىڭ مەرھەمىتىدۇر. بۇ زور مۇۋەپپەقىيەتتۇر» [دۇخان 51 - 57 - ئايەتلەر].

ھەدىس قۇدىسىدا ئاللاھ تائالا مۇنداق ئېيتىدۇ: مەن سالىھ بەندىلىرىمگە كۆز كۆرۈپ باقمىغان، قۇلاق ئاڭلاپ باقمىغان، كىشىنىڭ كۆڭلىگە كېچىپ باقمىغان نېمەتلەرنى تەييارلىدىم. خالىساڭلار مۇنۇ ئايەتنى ئوقۇڭلار: «ئۇلارنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە مۇكاپات يۈزىسىدىن ئاللاھ تائاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا ساقلانغان ۋە ئۇلارنى خۇشال قىلىدىغان كاتتا نېمەتنى ھېچكىم بىلمەيدۇ». (سۈرە سەجدە 17-ئايەت)

جەننەتنىڭ سۈپەتلىرى ۋە ئۇنىڭدىكى نازۇ-نېمەتلەر توغرىسىدا قۇرئان ۋە ھەدىسلەردە نۇرغۇن بايانلار كەلگەن. جەننەتنىڭ قەسىرلىرى، باغلىرى، دەرەخلىرى، ئۆستەڭلىرى، مېۋىلىرى، ئالتۇن-كۈمۈشلىرى، ھۆرۈ-غىلمانلىرى ئىنسانىنىڭ چەكلىك ئەقلى ۋە سەزگۈسىدىن ھالقىغان بولۇپ، بىز بىلىدىغان ھاياتى دۇنيادىكى شەيئىلەر بىلەن پەقەت ئىسىم جەھەتتە ئورتاقتۇر. جەننەتتىكى نېمەتلەر دۇنيادىكى نەرسىلەرگە پەقەت ئىسىم جەھەتتىنلا ئوخشايدۇ. جەننەتنىڭ كەڭلىكى ئاسمان-زېمىنچىلىك بولۇپ، ئال-ئىمران سۈرىسىنىڭ 137-ئايىتى بۇ ھەقتە خەۋەر بەرگەن. جەننەتنىڭ خۇشبۇيى ھەدى توغرىسىدا رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «جەننەتنىڭ خۇشبۇيى ھەدى يۈز يىللىق مۇساپە نېرىسىدىنمۇ دىماغقا ئۇرۇلۇپ تۇرىدۇ» (ئىمام تىرمىزى، ئىبنى ماجە، ئىمام ئەھمەد رىۋايەت قىلغان).

## 221.سۇئال: جەننەت ۋە جەننەتلەرنىڭ دەرىجىلىرى

كىشىلەر ياخشى ئەمەللەردە پەرقلىق بولغىنىدەك، جەننەتتىمۇ ئەمەللەرگە لايىق يۇقىرى-تۆۋەن دەرىجىلەر بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: جەننەتتە يۈز دەرىجە بار، بىر دەرىجە بىلەن يەنە بىر دەرىجىنىڭ ئارىلىقى ئاسمان-زېمىندەك پەرقلىنىدۇ. فىردەۋس ئەڭ يۇقىرى دەرىجىدۇر. ئۇنىڭدىن تۆت جەننەتنىڭ ئۆستەڭلىرى ئېقىپ چىقىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىدە ئەرش بار، ئاللاھتىن سورىساڭلار، جەننەتنى فىردەۋسنى سوراڭلار. (تىرمىزى رىۋايىتى). ھەدىسلەردە بۇ دەرىجىلەردىن فىردەۋس، ئاندىن ئەدن، ئاندىن خۇلۇد، ئاندىن مەئۋا تىلغان ئېلىنغان.

## 222.سۇئال: جەننەتنىڭ دەرۋازىلىرى ۋە ئۇنىڭدىن كىرىدىغانلارنىڭ سۈپەتلىرى

جەننەتنىڭ سەككىز دەرۋازىسى بولۇپ، بۇ دەرۋازىلارنىڭ چوڭلىقى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ مۇنداق

دېگەن: جىنسىي ئىلىكىدە بولغان زات بىلەن قەسەمكى، جەننەت دەرۋازىسىنىڭ ئىككى قانىتىنىڭ ئارىلىقى مەككە بىلەن ھەجەرنىڭ ئارىلىقىچىلىك ياكى مەككە بىلەن بۇسرانىڭ ئارىلىقىچىلىك كېلىدۇ. (ئىمام بۇخارى، ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان). بۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەربىرى مۇئەييەن ياخشى ئەمەل بىلەن باغلانغان بولۇپ، كىم قايسى ئەمەلنى كۆپ قىلغان بولسا شۇ ئىشىكتىن چاقىرىلىدۇ. ناماز ئىشىكىدىن كۆپ ناماز ئوقۇغۇچىلار، رەييان دەپ ئاتىلىدىغان ئىشىكتىن كۆپ روزا تۇتقۇچىلار، سىلە-رەھىم ئىشىكىدىن كۆپ ئېھسان قىلغۇچىلار كىرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جەننەتنىڭ دەرۋازىلىرى ۋە ئۇنىڭدىن كىرىدىغان كىرگۈچىلەرنىڭ ئەمەللىرىنى تىلغان ئالغاندا ئەبۇ بەكىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى رەسۇلۇللاھ، بىر ئادەم ئاشۇ ئىشىكلەرنىڭ ھەممىسىدىن چاقىرىلامدۇ دەپ سورىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: شۇنداق، ئى ئەبۇ بەكىر، مەن سېنىڭ ئەنە شۇلارنىڭ جۈملىسىدىن بولۇشىڭنى تىلەيمەن "دەپ جاۋاپ بەردى. (ئىمام بۇخارى، ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان)

### 223.سۇئال: ھەۋزى كەۋسەر

ھەۋزى كەۋسەر توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: مېنىڭ كۆلۈم-مەۋزى كەۋسەرنىڭ توغرىسى بىر ئايلىق مۇساپىدۇر. ئۇنىڭ سۈيى سۈتتىنمۇ ئاق، ھىدى ئىپاردىنمۇ خۇشبۇيدۇر. ئۇنىڭ جاملىرى ئاسماندىكى يۇلتۇزلارغا ئوخشايدۇ. ئۇنىڭدىن ئىچكەن ئادەم مەڭگە چاڭقىمايدۇ (ئىمام بۇخارى رىۋايەت قىلغان).

### 224.سۇئال: جەننەتىيلەرنىڭ ھاياتى

جەننەتتىكى ھايات مەڭگۈلۈك ھاياتتۇر. مەيلى قېرى، چوڭ بولسۇن ئەھلى جەننەت نەۋقىران ياش ھالەتتە جەننەتكە كىرىدۇ ۋە مەڭگۈ شۇ نەۋقىران ياشتا تۇرىدۇ. ئۇلار كېسەل بولمايدۇ. قېرىمايدۇ، ئۆلمەيدۇ، ھېرىپ چارچىمايدۇ، غەم-قايغۇسى بولمايدۇ. ئاللاھتائالا ئەھلى جەننەتنىڭ قەلبىنى ئۆچ-ئاداۋەت، ھەسەتتىن پاك قىلىپ، مېھىر-مۇھاببەتلىك كۆيۈمچان قېرىنداشلارغا ئايلاندۇرىدۇ. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دىگەن: جەننەت ئەھلى جەننەتكە كىرسە بىر نىدا قىلغۇچى مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر مەڭگۈ ياشايسىلەر، ئۆلمەيسىلەر، سالامەت بولىسىلەر، ھەرگىز كېسەل بولمايسىلەر، ياش تۇرىسىلەر، ھەرگىز قېرىمايسىلەر، نازۇ-نىمەتتە، بەخىت سائەدەتتە ئۆتىسىلەر، مەڭگۈ بەختسىزلىككە دۇچار بولمايسىلەر» (ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايەت قىلغان) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دىگەن: جەننەت ئەھلى يەيدۇ-ئىچىدۇ، چوڭ تەرەت قىلمايدۇ، مىشقىرمايدۇ ۋە كىچىك تەرەت قىلمايدۇ. لېكىن، ئۇلارنىڭ يېمەكى ئىپارنىڭ ھېدىدەك خۇشبۇي كېكىرىش بىلەن ھەزىم بولىدۇ. خۇددى ئۇلار تەبئىي نەپەس ئالغاندەك تەسبىھ، تەكبىرلەر ئۇلارنىڭ تىلىغا جارى بولۇپ تۇرىدۇ. (ئىمام بۇخارى ۋە ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان).

### 225.سۇئال: جەننەت ۋە دۇنيا ئالىمى

ئىنسان شۇنچە چوڭ بىلگەن دۇنيانىڭ جىمى راھەت-پاراغەتلىرى جەننەت ئىنئاملىرى ئالدىدا ھېچنەرسىگە ئەرزىمەيدۇ. رەسۇلۇللاھ مۇنداق دېگەن: «جەننەتتىكى بىر ياچاق دائىرىسىچىلىك جاي ۋە ياكى سىلەرنىڭ جەننەتتە قەدىمىڭلارنى قويغان جاي دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى جىمى نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. ئەگەر جەننەت ئەھلىدىن بىر ئايال زېمىنغا چىقسا ئۇنىڭ نۇرىدىن دۇنيا يورىغان، ئۇنىڭ خۇشھىدى ھەممە يەرنى قاپلىغان بولاتتى. ئۇنىڭ سالغان چۈمبىلى دۇنيا ۋە ئۇنىڭدىكى جىمى نەرسىلەردىن ئارتۇقتۇر». (بۇخارى، تىرمىزى رىۋايەتى).

### 226.سۇئال: جەننەتكى ئەڭ كاتتا نېمەت قايسى؟

جەننەتتىكى شۇنچىۋالا نېمەتلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ كاتتا نېمەت ئاللاھ تائالانىڭ مۇبارەك جامالىنى كۆرۈش ۋە ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشتۇر. ئەھلى سۈننە ۋە جامائەنىڭ ئەقىدىسىدە تەقۋىدار مۆئمىنلەر ئاخىرەتتە پەرۋەردىگارىنى كۆرۈش شەرىپىگە نائىل بولىدۇ. ئەمما گۇناھكارلار ئاللاھنى كۆرۈشتىن مەنئى قىلىنغان. قۇرئان ۋە ھەدىسلەردە بۇنى دەلىللىگۈچى ئايەتلەر ۋە ھەدىسلەر بار. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «بۇ كۈندە(سائادەتمەنلەرنىڭ) يۈزلىرى نۇرلۇق بولىدۇ. (ئۇلار) پەرۋەردىگارىغا قاراپ تۇرىدۇ» (سۈرە قىيامەت 22-،23-ئايەتلەر)

ئاللاھ تائاللاھنىڭ بەندىگە بەرگەن نېمەتلىرى نۇرغۇن، تەن-ساقلىق، مال-مۈلۈك، بالا-چاقا، مېھرى-مۇھەببەت، شان-شۆھرەت...... ئەمما بۇلارنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ چوڭ نېمەت ئاللاھنىڭ ھىدايىتى، چۈنكى شۇ ھىدايەت بىلەن ئىنسان مەڭگۈلۈك جەننەتنىڭ ئىشكىنى قېقىشقا نائىل بولىدۇ. شۇ ھىدايەت ئىنساننى راھەت-پاراغەتلىك يېڭىچە ھاياتقا ئۇلاشتۇرىدۇ. مانا بۇ ھەقىقىي بەختتۇر.

# ئۈچىنچى بۆلۈم. تاھارەتنىڭ بايانى

## بىرىنچى باپ. تاھارەت ئۇقۇمى، پەزىلىتى ۋە پاكىزلىغۇچى نەرسىلەر

### 227.سۇئال: پاكىزلىق ئۇقۇمى

تاھارەت دېگەن سۆز، مەنا جەھەتتىن نىجاسەتكە ئوخشاش ماددىي مەينەتچىلىكتىن، ئەيىپلەرگە ۋە گۇناھلارغا ئوخشاش مەنىۋىي مەينەتچىلىكتىن پاكىزلىنىش، دېگەنلىك بولىدۇ. تاھارەت دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن، تاھارەتسىزلىكتىن ياكى نىجاسەتلەردىن پاكىزلىنىش، دېگەنلىك بولىدۇ. نىجاسەتلەر بولسا، كىچىك تەرەت، چوڭ تەرەت ۋە قانغا ئوخشاش شەرئەت نىجىس دەپ، بايان قىلغان نەرسىلەردۇر.

### 228.سۇئال: پاكىزلىقنىڭ تۈرى

پاكىزلىق ئۇقۇمى كەڭ مەنادا ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ : بىرى، تاشقى پاكىزلىق، يەنە بىرى، ئىچكى پاكىزلىق. تاشقى پاكىزلىق دېگىنىمىز بەدەننىڭ، كىيىمنىڭ، يېمەك ئىچمەكنىڭ ۋە ناماز ئوقۇيدىغان جاينىڭ پاسكىنىلىق ۋە كىرلادىن پاكىز بولۇشى دېمەكتۇر. ئىچكى پاكىزلىق دېگىنىمىز نەپسىنىڭ ۋە قەلبىنىڭ يامان غەرەز ۋە ناچار ئەخلاقلاردىن پاك بولۇشى دېمەكتۇر. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ھەر ئىككى پاكىزلىققا بۇيرۇيدۇ.

### 229.سۇئال: پاكىزلىقنىڭ غايىسى

ئىسلام دىنىنىڭ پاكلىققا ۋە پاكىزلىققا ئەھمىيەت بېرىپ، مۇسۇلمانلارنى تازىلىققا ۋە پاكىزلىققا بۇيرۇشىدا، ئىنساننىڭ تەن ساقلىقىغا ۋە روھىغا ئىنتايىن پايدىلىق بولغان نۇرغۇنلىغان ئالىي مەقسەتلەر غايە قىلىنغان. سۇ بىلەن پاكلىنىش بەدەندىكى يېقىمسىز ھىدلارنى يوقىتىدۇ. پائالىيەتچانلىقنى ئاشۇرىدۇ. ئىبادەت ۋە دۇنيالىق ئىشلار ئۈچۈن ئىنساننىڭ ھىممىتىنى، جوشقۇنلىقىنى يېڭىلايدۇ. شۇڭا ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى پاكلىققا بۇيرۇپ، ئۇلارغا تازىلىقنى، پاكىزلىقنى پەرز قىلدى ۋە كۆپلىگەن ئىبادەتلەر ئۈچۈن پاكلىقنى شەرت قىلدى. ئىنساننىڭ تاشقى ئەزالىرىنىڭ پاكىز بولغىنىنىڭ سىرتىدا، ئۇنىڭ قەلبى بىلەن نەپسىدىن ئىبارەت ئىچكى

دۇنياسىنىڭمۇ ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش، كۆرەلمەسلىك، دۈشمەنلىك، ئۆچلۈك ۋە باشقا سەلبىي ئەخلاقلاردىن پاك پاكىز بولغان ھالدا، بىر پۈتۈن پاكلىق ئىچىدە، ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىغا يۈزلىنىشى ئارقىلىق ئاللاھ تائالانىڭ نېمىتىگە ۋە رەھمىتىگە ئېرىشىشى ئۈچۈن ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ئىچكى ۋە تاشقى پاكلىقلارغا ئەمر قىلغان.

## 230.سۇئال: پاكىزلىقنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى

ئىسلام دىنى، پاكلىق ۋە پاكىزلىق ئۈستىگە قۇرۇلغان بىر دىن بولۇپ، ئىنسانلار ئۆزلىرىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئىشلىرىدا پاكىزلىققا قاتتىق ئېھتىياجلىق بولغانلىقى ئۈچۈن مۇسۇلمانلار 6-ئەسىردىكى چاغلاردىن بىرى تازىلىققا ئەڭ زور دەرىجىدە ئەھمىيەت بېرىپ كەلگەن خەلقتۇر. چۈنكى مەنىۋىي كىرلاردىن تازىلىنىش ئىماننىڭ تەلەپلىرىدىن بىرى بولغىنىدەك، بەزى ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاشنىڭ ئالدىنقى شەرتى پاكىزلىقتۇر. پاكىزلىق تۆۋەندىكىدەك ئەھمىيەتكە ئىگە.

1.تاھارەت نامازنىڭ ئاچقۇسىدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تاھارەت نامازنىڭ ئاچقۇچى بولۇپ، نامازغا كىرىش ئۈچۈن الله ئەكبەر، نامازدىن چىقىش ئۈچۈن ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ دېيىلىدۇ. پەرز ۋە ئۇنىڭدىن باشقا نامازلاردا سۈرە فاتىھە ۋە يەنە بىر سۈرىنى ئوقۇمىغان كىشىنىڭ نامىزى ئادا بولمايدۇ. (تىرمىزى: 238)

2.پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: «پاكىزلىق ئىماننىڭ يېرىمىدۇر. » ھېكمەتلىك سۆزلەرنىڭ بېرىدە بولسا مۇنداق دېيىلىدۇ:"پاكىزلىق ئىماندىندۇر "پاكىزلىق نامازغا تۇرۇشنىڭ ئالدىنقى شەرتى.

3.پاكىزلىق بىر ئىنساننىڭ ساغلام تەبىئەتلىك، ياخشى خىسلەتلىك ۋە مەدەنىيەتلىك ئىكەنلىكىنىڭ نىشانىسىدۇر.

4. پاكىزلىق بەندىنى ئاللاھ تائالانىڭ دوست تۇتۇشىغا ۋە رازى بولۇشىغا ئېرىشتۈرىدۇ.

5.پاكىزلىق بەندىنىڭ قەبرە ئازابىدىن قۇتۇلۇشىغا سەۋەپ بولىدۇ.

6.تاھارەت قىيامەت كۈنى يۈزىنىڭ نۇرلۇق قوپۇشىغا سەۋەپ بولىدۇ.

## 231.سۇئال: تاھارەتنىڭ پەزىلىتى

1.تاھارەت ئىنساننى گۇناھلاردىن پاكلايدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئالسا، ئۇنىڭ تىرناقلىرىنىڭ ئاستىدىن تارتىپ پۈتۈن ۋۇجۇدىدا گۇناھ قالمايدۇ. (مۇسلىم: 245)

2. كامىل ئېلىنغان تاھارەت ئىنسانغا جەننەتنى ۋاجىپ قىلىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تاھارەتنى كامىل ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، ئورنىدىن تۇرۇپ، پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن بېرىلگەن ھالەتتە ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيدىغان مۇسۇلمان بولىدىكەن، جەننەت ئۇنىڭغا ۋاجىپ بولىدۇ. كىمكى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ بولغاندىن كېيىن: "بىر اللەتىن باشقا ئىبادەت قىلىشقا لايىق مەبۇد يوق، مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم الله تائالانىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن " دەيدىكەن، ئۇنىڭغا جەننەتنىڭ سەككىز دەرۋازىسىنىڭ ھەممىسى داغدام ئېچىپ بېرىلىدۇ، ئۇ قايسىنى خالىسا، جەننەتكە شۇنىڭدىن كىرىدۇ. (مۇسلىم: 234)

3. تاھارەتنى كامىل ئىلىپ ئوقۇغان ناماز ئۇنىڭ ئۈچۈن كاتتا ئەجىر بولىدۇ.

## 232.سۇئال: پاكىزلىق پاكىزلىغۇچى نەرسىلەر ۋە پاكىزلاش ئۇسۇلى

بىرىنچى، سۇ ئىككىنچى، تۇپراق. ئۈچىنچى، ئۇۋلاش. تۆتىنچى، سۈرتۈش. بەشىنچى، قۇرۇتۇش ئالتىنچى، پاسكىنا نەرسىنىڭ باشقا نەرسىگە ئۆزگىرىپ كىتىشى يەتتىنچى، ئاشلاش

## 233.سۇئال: سۇ ۋە ئۇنىڭ تۈرى

سۇ بولسا، تاھارەتسىزلىكتىن ۋە مەينەتچىلىكتىن پاكىزلىنىش ئۈچۈن ئەڭ مۇھىم بولغان ۋە ئەڭ كۆپ ئىشلىتىلىدىغان ماددىدۇر. سۇ ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ :

1. پاكىز ھەم باشقىسىنى پاكىزلايدىغان سۇ. بۇ پاكىز ھەم پاكىزلىغۇچى سۇ دەپمۇ ئاتىلىدۇ. بۇ، يامغۇر ۋە دېڭىز سۈيىگە ئوخشاش ھېچبىر نەرسە ئارىلاشمىغان ۋە ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى سۈپىتى بىلەن قالغان سۇدۇر.

2. پاك ئەمما تاھارەتسىزلىكتىن پاكىزلىيالمايدىغان سۇ. بۇ خىلدىكى سۇلار بىلەن تاھارەت ئالغىلى بولمايدۇ. لېكىن مەينەت ۋە نىجاسەتلەرنى يۇغىلى بولىدۇ. بۇ سۇنى ئىچىش ۋە ئۇنىڭ بىلەن خېمىر يۇغۇرۇش مەكرۇھتۇر. بۇ سۇ بولسا، كىچىك تاھارەت ياكى چوڭ تاھارەت ئېلىش ئۈچۈن بىر قىتىم ئىشلىتىلگەن سۇدۇر.

3. تۇردىكى سۇ، پاسكىنا سۇدۇر.

## 234.سۇئال: تاھارەت ئېلىش ياكى غۇسلى قىلىش ئارقىلىق پاكلىنىشقا ۋە كىيملەرنى يۇيۇپ پاكلاشقا، شۇنداقلا ئىچىشكە بولىدىغان سۇلار

تۆۋەندىكى يەتتە خىل سۇدۇر: 1 ) يامغۇرسۈيى 2) دېڭىز، دەريا، ئېرىق، ئۆستەڭ سۇلىرى 3) قۇدۇق سۈيى 4) بۇلاق سۈيى 5) قار ۋە مۇزدىن ئېرىگەن سۇ 6) كۆل سۈيى 7) تۇرۇبىدىن كەلگەن سۇ. يۇقارقى يەتتە خىل سۇنىڭ رەڭگى ياكى تەمى ياكى پۇرىقى ئۆزگەرمىگەن بولۇش شەرتى بىلەن، بۇ سۇلارنى پۈتۈن تازىلىقلار ۋە ئىچىش ئۈچۈن قوللىنىشقا بولىدۇ. ئەگەر سۇنىڭ تەمى ياكى رەڭگى ياكى ھىدى ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى تەبىئىتىدىن ئۆزگەرگەن بولسا، بۇ ۋاقىتتا ئۇنى ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

## 235.سۇئال: سۇنىڭ پاسكىنالىقىغا ھۆكۈم قىلىش

سۇ ئەسلىدە پاكىز يارىتىلغان بىر نەرسە بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنىڭ پاسكىنا بولغانلىقىغا ھۆكۈم قىلىش ئۈچۈن كەسكىن دەلىل لازىمدۇر. بىر ئادەم مۇنچىدەك بىر يەرگە كىرگەن، ئۇ يەردە ئازراق سۇنىڭ بارلىقىنى كۆرگەن ۋە ئۇ سۇغا بىرەر نىجاسەتنىڭ چۈشكەنلىكىنى گۇمان قىلغان بولسىمۇ لېكىن جەزملەشتۈرەلمىگەن بولسا، ئۇ سۇ بىلەن تاھارەت ئالغىلى ۋە يۇيۇنغىلى بولىدۇ. ئۇ سۇغا بىرەر نىجاسەتنىڭ چۈشكەنلىكىگە بولغان گۇمان ئۇ سۇدا تاھارەت ئېلىشنى ياكى يۇيۇنۇشنى چەكلەپ قويمايدۇ. چۈنكى، ئۇ سۇ ئەسلىدە چوقۇم پاكىز سۇدۇر. بۇ چوقۇملۇق ئۆزىگە ئوخشاش بىر چوقۇملۇق بىلەن كۆترىلىپ كېتىدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن بىر سۇنىڭ پاسكىنا بولغانلىقىغا، ئۇنىڭغا نىجاسەتنىڭ چۈشكەنلىكى ئېنىق بولغاندىن كېيىن ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئەگەر سۇ جىق بولغان، ئۇ سۇدا نىجاسەتنىڭ رەڭگى ياكى تەمى، ياكى پۇرىقىغا ئوخشاش نىجاسەتنىڭ ئەسەرلىرىنىڭ بىرى كۆرۈلگەندىن كېيىن ئۇ سۇ پاسكىنا دەپ ھۆكۈم قىلىنىدۇ. ئەگەر سۇ ئاز بولغان، ئۇ سۇغا بىرەر نىجاسەت چۈشىشى بىلەنلا سۇدا ئۇ نىجاسەتنىڭ ھېچقانداق ئەسەرى

كۆرىلمىسمۇ ئۇ سۇ پاسكىنا ھېسابلىنىدۇ.

**236.سۇئال: سۇ مىقدارىنىڭ ئاز ياكى كۆپلىكىنى ئۆلچەش**

سۇ مىقدارىنىڭ ئاز ياكى كۆپلىكى مۇنداق ئۆلچىنىدۇ : تۆت بۇرجەكلىك بىر كۆلنىڭ چوڭقۇرلىقى 46 سانتىمېتىردىن، تۆت تەرىپىنىڭ ھەر بىر تەرىپىنىڭ ئۇزۇنلىقى ئاز دېگەندە 4 مېتىر، 6 سانتىمېتىردىن كەلمىسە ياكى كۆل يۇمىلاق بولۇپ، ئەتراپىنىڭ ئومۇمي ئايلانمىسى 24 مېتىر، 24 سانتىمېتىردىن كەم بولسا، مۇنداق سۇ « مىقدارى ئاز سۇ » دېيىلىدۇ. بۇنداق مىقدارى ئاز سۇغا چۈشكەن نىجاسەتنىڭ ئەسىرى كۆرۈلسۇن ياكى كۆرۈلمىسۇن، ئۇ پاسكىنا سۇدۇر.

**237.سۇئال: پاكلىنىش ئۈچۈن تۇپراق ئىشلىتىشنىڭ يولغا قويۇلۇشى**

ئىسلام دىنى سۇ يوق ياكى ئۇنى ئىشلەتسە زىيان قىلىدىغان، ياكى كېسەل بولغانلىقى ئۈچۈن سۇنى ئىشلىتەلمەيدىغان سەۋەبلەر بىلەن سۇنى ئىشلىتىش قىيىن بولۇپ قالغان چاغلاردا، تاھارەتسىزلىكتىن تۇپا بىلەن پاكلىنىشنى يولغا قويدى.

تۇپا بىلەن پاكىزلىنىش ھەقىقىي پاكىزلىنىش ئەمەس، ھۆكمەن پاكىزلىنىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئىسلام دىنى تەيەممۇمنى، تاكى تەيەممۇم قىلىشنى لازىم قىلىدىغان سەۋەبلەر تۈگىگەنگە قەدەر ۋاقىتلىق ۋە ھۆكمەن تاھارەت دەپ قارىدى. ئەگەر تەيەممۇم قىلىشنى لازىم قىلىدىغان سەۋەبلەر تۈگىسە، تەيەممۇم قىلغان ئادەم ئىلگىرىكى تارەتسىزلىكى بىلەن تەبىئىيلا تاھارەتسىز ھالىتىگە قايتىدۇ. ھەتتا ئۇقۇماقچى بولغان نامىزىنى تاھارەت ئالمىغىچە، ئەگەر ئىلگىرىكى تاھارەتسىزلىكى چوڭ تاھارەتسىز بولغان بولسا يۇيۇنمىغىچە ئوقۇيالمايدۇ.

**238.سۇئال: ئۆۋۈلاش بىلەن پاك بولىدىغان ۋە پاك بولمايدىغان ئەھۋاللار**

مەنىي يۇقۇپ قالغان كىيىم ـ كېچەكلەر مەنىي قۇرۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇنى ئۆۋۈلاش بىلەن پاكىز بولىدۇ. ئەمما مەنىي ھۆل بولسا، ئۇ ئۆۋۈلاش بىلەن پاك بولمايدۇ. ئۇنى يۇيۇش لازىمدۇر.

ئەگەر مەنىي ئادەمنىڭ تېنىگە يۇقۇپ قالسا، مەنىينى تەندىن ئۆۋۈلىۋېتىش بىلەن تەن پاك بولمايدۇ. چۈنكى، مەنىي يۇقۇپ قالغان كىيىمنى ئۆۋۈلىۋېتىش بىلەن ئۇ كىيىمنىڭ پاك بولۇشى قىياسقا پاكتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا باشقىسى قىياس قىلىنمايدۇ. چۈنكى، تەننىڭ قىززىقلىقى مەنىينىڭ ھۆللىكىنى ئۆزىگە تارتىدۇ. كېيىن ئادەمنىڭ تەرلىشى بىلەن تەندىكى مەنىي ئايالىغا يۇقىدۇ. ھەمدە ئۆۋۈلاش بىلەن تەن سۇمۇرۇۋالغان ۋە تەنگە يۇقۇپ قالغان مەنىينىڭ ھەممىسى چىقىپ كەتمەيدۇ. ئەگەر كىچىك تەرەت قىلىپ بولغاندىن كېيىن تەرەت يولىنى تېخى سۇ بىلەن تازىلاپ بولغىچە مەنىي چىققان بولسا، بۇ مەنىي سىيدۈك بىلەن ئارىلىشىپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئۆۋۈلىۋېتىش بىلەنلا پاك بولمايدۇ. چۈنكى، سىيدۈك ئۆۋۈلىۋېتىش بىلەن پاك بولمايدۇ. ئەمما مەنىي ئېتىلىپلا چىققان ياكى سىيدۈك ئالدى تەرەت يولىنىڭ بېشىدا تۇرۇپ قالماي چۈشۈپ كەتكەندىن كېيىن مەنىي چىققان بولسا، بۇ ھالەتتە مەنىي سىيدۈككە ئارىلىشىپ قالمىغانلىقى ئۈچۈن مەنىي ئۆۋۈلىۋېتىش بىلەن پاكىزلىنىدۇ.

**239.سۇئال: سۈرتۈش بىلەن پاك بولىدىغان ۋە پاك بولمايدىغان نەرسىلەر**

ئەينەك، قىلىچ، سىلىق تاش، ئەينەكلەر، پىچاق ۋە مايلانغان قاچىغا ئوخشاش سىڭىچچى يوق قاتتىق سىلىق جىسىملەرگە ھۆل ياكى قۇرۇق نىجاسەت يۇقۇپ قالغان، ئاندىن ئۇنى تاكى ئۇنىڭدىكى نىجاسەتنىڭ ئەسىرى يوقالغىچە توپىغا سۈرتكەن بولسا، ئۇ نەرسە پاكىز بولىدۇ. چۈنكى، نىجاسەت ئۇ نەرسىنىڭ ئىچىگە كىرىپ كېتەلمەيدۇ. سىلىق يۈزىگە يۇققان نىجاسەت

بولسا توپىغا سۈرتۈش بىلەن چىقىپ كېتىدۇ. چۈنكى، ساھابىلارنىڭ قىلىچلار بىلەن كاپىرلارنى ئۆلتۈرۈپ ئاندىن قىلىچلارنى يۇماستىن توپىغا سۈرتۈۋېتىپ قىلىچلارنى يانلىرىغا ئېسىپ تۇرۇپ ناماز ئوقۇغانلىقى رىۋايەت قىلىندى. ئەگەر نىجاسەت داتلاپ قالغان بىر نەرسىگە يۇقۇپ قالغان بولسا، ئۇ نەرسە توپىغا سۈرتۈش بىلەن پاك بولمايدۇ. چۈنكى، نىجاسەت داتلارنىڭ ئىچىگىمۇ كىرىپ كېتىدۇ، ئۇنى يۇيۇش لازىمدۇر.

### 240.سۇئال: قۇرۇتۇش بىلەن پاك بولىدىغان ۋە پاك بولمايدىغان نەرسىلەر

قۇرۇتۇش، پەقەت پاسكىنا تۇپراقنى پاكىزلايدىغانلا قۇرالدۇر. ئەگەر پاسكىنا تۇپراق قۇرۇسا ۋە ئۇنىڭدا نىجاسەتنىڭ ھېچقانداق ئەسىرى كۆرۈلمىسە، ئۇ تۇپراق پاكىز بولغان ھېساپلىنىدۇ. دەرەخ، ئوت-چۆپ، شىغىل تاش ۋە قۇمغا ئوخشاش زېمىن تېپىدىن ھېساپلىنىدىغان ۋە ئۇنىڭدىن ئاجرىماي تۇرىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھۆكمى، تۇپراقنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر. ئەمما زېمىنغا سېلىنغان بورا، كىگىز-كىچەك ۋە رەختكە ئوخشاش زېمىن تېپىدىن ھېساپلانمايدىغان ۋە ئۇنىڭدىن ئاجراپ تۇرىدىغان نەرسىلەر بولسا، قۇرۇتۇش بىلەن پاكىزلانمايدۇ.

### 241.سۇئال: پاسكىنا نەرسىنىڭ باشقا نەرسىگە ئۆزگىرىپ كىتىشى

بىر نەرسىنىڭ باشقا نەرسىگە ئۆزگىرىشى ئۇنىڭ پاسكىنىلىق سۈپەتلىرىنى ۋە ماھىيىتىنى ئالماشتۇرىدۇ. ئاخىرىدا ئۇ نەرسە پاسكىنىلىق ھالىتىدىن پاكىزلىق ھالىتىگە كېلىدۇ. بىر نەرسىنىڭ باشقا بىر نەرسىگە ئۆزگىرىشى بىلەن ئۇ نەرسىگە باغلىنىشلىق بولغان سۈپەتلەرنىڭمۇ ئۆزگىرىدىغانلىقىغا ئاساسەن، پاسكىنا نەرسىنىڭ كۈلى پاكىزدۇر. ئۆلۈپ قالغان قوينىڭ مېيىغا ئوخشاش نىجىس مايدىن ياسالغان سۇپۇن پاكىزدۇر. بىر نىجاسەت نەرسە قۇدۇقنىڭ ئاستىغا چۆكۈپ ئۇ يەردە لايغا ئايلانسا، پاكىز بولىدۇ.

### 242.سۇئال: ئاشلاش

تېرىنىڭ پۇراپ ۋە بۇزۇلۇپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان ھەر قانداق ئىش ئاشلاش دەپ ئاتىلىدۇ. ئاشلاش ئىككى قىسىمغا بۆلىنىدۇ. 1) ھەقىقىي ئاشلاش. بۇ ئاشلاش دۇپ دەرىخى، شاپ، تۇز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش تېرە ئاشلاش ئۈچۈن تەييارلانغان پاكىز ماددىلار بىلەن بولىدۇ.2) ھۆكمەن ئاشلاش. بۇ ئاشلاش بولسا، تېرىنى توپىغا تاشلاپ قۇرۇتۇش ياكى ئاپتاپقا يېيىپ قۇرۇتۇش ، ياكى ئېسىپ قويۇپ شامال بىلەن قۇرۇتۇش ئارقىلىق تېرىنىڭ پۇرىشىنىڭ ۋە بۇزۇلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش بىلەن بولىدۇ.

## ئىككىنچى باپ. تاھارەتنىڭ تۈرلىرى

### 243.سۇئال: تاھارەت يەنى ئادەتتىكى پاكىزلىنىش قانچە قىسىمغا بۆلۈنىدۇ؟

بىرى پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىش، يەنە بىرىسى تاھارەتسىزلىكتىن پاكىزلىنىشتىن ئىبارەت ئىككى قىسىمغا بۆلىنىدۇ.

### 244.سۇئال: پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىش ئۇقۇمى

پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىش بولسا، كىيىم-كىچەك، تەن ۋە ئولتۇرىدىغان يەرلەردىكى پاسكىنا نەرسىلەردىن پاكىزلىنىشتىن ئىبارەتتۇر. نىجاسەتكە ئائىت ھەممە نەرسە پاسكىنا نەرسە ھېساپلىنىدۇ.

### 245.سۇئال: نىجاسەتنىڭ تۈرلىرى

نىجاسەتنىڭ تۈرلىرىگە كىرىدىغان نەرسىلەر كۆپتۇر مانا تۆۋەندىكىلىرى ئۇنىڭ تۈرلىرىدىندۇر.

1. ئىنساندىن چىققان كىچىك چوڭ تەرەت، مەنىي، مەزىي، ۋەدىيلەر، ھەيز، نىفاس ۋە نورمالسىز ھەيز قانلىرى يەنى ئىستىھازە قانلىرى، جاراھەتلەردىن ئاققان قان، يىرىڭ ۋە ئىغىز توشقۇدەك كەلگەن قوسۇقلاردۇر.

2. بارلىق ھايۋانلاردىن چىققان سۈيدۈك، تېزەك ۋە قانلار پاسكىنىدۇر. چۈنكى، ئۇ نەرسىلەردە پاسكىنىلىقنىڭ مەنىسى باردۇر. ئۇ بولسىمۇ ئۇ نەرسىلەرنىڭ مەينەت بولغانلىقىدۇر ۋە سېسىق پۇراقلىق نەرسىگە ئايلىنىدىغانلىقىدۇر.

3. توخۇ ۋە ئۆردەككە ئوخشاش ئۇچارلىقلارنىڭ ماياقلىرىمۇ پاسكىنا نەرسىلەردىندۇر. بۇلارنىڭ ماياقلىرىنىڭ پاسكىنا نەرسىلەردىن بولۇشىنىڭ سەۋەبى، ئۇ ماياقلارنىڭ مەينەت بولغانلىقى ۋە سېسىق پۇراقلىق نەرسىگە ئايلىنىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

4. ھاراقمۇ نىجىس نەرسىلەرنىڭ قاتارىدىندۇر.

## 246.سۇئال: كەچۈرۈۋېتىلىدىغان پاسكىنا نەرسىلەر

ئاسانلاشتۇرۇش ۋە تەسلەشتۇرمەسلىك ئۈچۈن كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدىغان دەرىجىدىكى يىڭنىنىڭ ئۇچىچىلىك كىيمگە ياكى تەنگە، ياكى يەرگە چاچراپ كەتكەن سۈيدۈككە ئوخشاش ساقلىنىش قىيىن ياكى پاكىزلاش تەس بولغان ئاز نىجاسەتلەر كەچۈرۈلىۋېتىلىدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش پاسكىنا نەرسىلەر ئۇلاردىن ساقلىنىش قىيىن بولغانلىقى ئۈچۈن تازىلىمىسىمۇ كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ. ئالىملار كەچۈرۈلۈپ كېتىدىغان نىجىس نەرسىلەرگە ئۆلچەم قويۇپ، «ئەگەر نىجىس چوڭ تەرەتكە ئوخشاش قويۇق نەرسە بولسا، بىر تەڭگىنىڭ ئېغىرلىقى مىقداردا بولغان نىجىس نەرسە كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ. كىچىك تەرەتكە ئوخشاش سۇيۇق نەرسە بولسا، بىر تەڭگىنىڭ كەڭلىكى مىقداردا بولغان نىجىس نەرسە كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ» دېدى.

## 247.سۇئال: ئىستىنجا

ئىستىنجا قىلىشمۇ بەدەننى پاكىزەلاشنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. ئىستىنجا قىلىش دېگەن ھاجەتنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئالدى تەرەت يولىدىكى ياكى ئارقا تەرەت يولىدىكى پاسكىنا نەرسىلەرنى تازىلاش دېگەن بولىدۇ. كىچىك ۋە چوڭ تەرەت قىلغان ئادەم تاھارەت ئالماقچى بولغىنىدا، يۇقىرىدا كۆرسىتىلگەن بويىچە ئىستىنجا قىلىشى شەرتتۇر. ئەمما ئۇخلىغانلىق ياكى يەل چىقارغانلىق تۈپەيلى تاھارەتنى سۇنغان كىشى ئۈچۈن ئىستىنجا قىلىش لازىم ئەمەسلىكىدە پۈتۈن فىقھىشۇناس ئالىملار بىردەك ئىتتىپاقتۇر. چۈنكى ئىستىنجا پەقەت ئىككى تەرەت ئورگىنىدىن چىققان پاسكىنىلىقلارنى پاكلاش ئۈچۈنلا بۇيرۇلغان.

## 248.سۇئال: ئىستىنجا قىلىشنىڭ ھۆكمى

1)ئىستىنجا قىلىشنىڭ ھۆكمى كۈچلۈك سۈننەتتۇر. ئارقا تەرەت يولىدىن چىققان نەرسە ئۇ يەرنىڭ ئەتراپىدىن ھالقىپ باشقا يەرگە يۇقۇپ بارمىغان ياكى ئۇ يەرنىڭ ئەتراپىدىن ھالقىپ باشقا يەرگە يۇقۇپ بارغاندىمۇ ناھايىتى ئازراق يۇقۇپ بارغان بولسا، بۇ ھالەتتە تەرەتنى سۇ بىلەن تازىلاش كۈچلۈك سۈننەت بولىدۇ. ئەمما ئارقا تەرەت يولىدىن چىققان نەرسە ئۇ يەرنىڭ ئەتراپىدىن ھالقىپ باشقا يەرگە خېلى ئوبدان يۇقۇپ بارغان بولسا، بۇ ھالەتتە تەرەتنى سۇ بىلەن تازىلاش ۋە تەرەتنى تازىلاش پەرز بولىدۇ.

2) ئەگەر بىر ئادەم كېسەل سەۋەبى بىلەن تەرەتنى تازىلاشقا قادىر بولالمىغان ، ئۇ ئادەمنىڭ يېنىدا ئۇيياتلىق يېرىنى ئالدىدا ئېچىش بولمايدىغان باشقا بىر كىشى بولغان، بۇ كىشى كېسەل

ئادەمنىڭ تەرتىنى تازىلىماقچى بولغاندا ، ئۇنىڭ ئۇياتلىق يېرىگە قاراشقا مەجبۇر بولۇپ قالىدىغان ۋە ئۇ يەرنى توسۇپ تۇرغىلى بىر نەرسە تاپالمىغان بولسا ، كىسەل ئادەم تەرتىنى تازىلىمىسىمۇ بولىدۇ.

3) ئارقا تەرەت يولىدىن چىققان نەرسە ئۇ يەردىكى بىر تەڭگىدەك مىقداردىكى يەردىن ھالقىپ، باشقا يەرگە خىلى ئوبدان يۇقۇپ بەرگەن بولسا بۇ ھالەتتە ئۇ كىسەل ئادەم ئۇياتلىق يىرىنى كىشىلەرنىڭ ئالدىدا ئاچماستىن كۆچىنىڭ يىتىشچە تاشتەك بىر نەرسىنى ئىشلىتىش بىلەن ئۇ يەردىكى پاسكىنا نەرسىنى ئازلىتىشقا  تىرىشىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن كىيىن ناماز ئوقۇسا بولىدۇ.

4) يەل يۇرىشىپ كەتكەندىن كېيىن ياكى ئۇخلاپ قوپقاندىن كېيىن ئەگەر كىچىك ياكى چوڭ تەرەت قىلمىغان بولسا، تاھارەت ئالماقچى بولغاندا ئالدى تەرەت ۋە  ئارقا تەرەت يوللىرىنى سۇ بىلەن يۇيۇش لازىم ئەمەستۇر.  كىم بۇ ھالەتتە ئۇ يەرلىرىنى سۇ بىلەن يۇسا، ئۇ دىندا يولغا قويۇلمىغان بىر ئىشنى قىلغان ھېساپلىنىدۇ.

## 249.سۇئال:تەرەتنى تازىلاشتا ئىشلىتىلىدىغان نەرسىلەر

ئىستىنجا قىلىشتا ئىشلىتىدىغان ماددىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى سۇدۇر.    سۇدىن ياخشى پاكلايدىغان ماددا يوقتۇر.  سۇ بىلەن ئىستىنجا قىلىشقا ئىمكانىيەت  بولمىغاندا، چالما، تاش، رەخت پارچىسى، قەغەز ۋە ئامالسىز قالغاندا ياغاچ ۋە ئوتۇن  قاتارلىق ماددىلارنىڭ قايسىبىرى بىلەن ئىستىنجا قىلىشقا بولىدۇ.  ئىستىنجا قىلىشتا  ئەۋرەت جايلارنى كىشىلەرگە كۆرسىتىشكە بولمايدۇ.  چۈنكى مۇنداق قىلىش ھارامدۇر.

1)ھۆللۈكنى سۈمىرىدىغان ۋە  ئۇ يەردىكى پاسكىنا نەرسىلەرنى تازىلايدىغان ياكى ئۇ يەردىكى پاسكىنا نەرسىلەرنى ئازايتىدىغان ۋە  ئۇ يەرنى قۇرۇتىدىغان ھەرقانداق پاك نەرسە بىلەن تەرەتنى تازىلاشقا بولىدۇ.

2)تاش ياكى لاتا، ياكى ئۇستىگە بىر نەرسە يېزىلمىغان قاتتىقراق قەغەز، ياكى سۇغا ئوخشاش قىممەتسىز نەرسىلەرنى ئىشلىتىش ياخشىدۇر.   ئەرەب ھەرپى بىلەن يېزىلغان كىتاب، ژۇرنال ۋە گېزىتلەرنىڭ ۋاراقلىرىنى  ئىستىنجادا قوللىنىشقا بولمايدۇ.  ئەمما ئەرەب ھەرپى بىلەن ئەمەس، بەلكى لاتىن،  رۇس، خىتاي ۋە باشقا ھەرپلەر بىلەن يېزىلغان، دىنىي بولمىغان كىتاب، ژۇرنال ۋە گېزىتلەرنى ئىستىنجادا قوللىنىشقا بولىدۇ. تەرەتنى ئەۋۋەل تاش بىلەن ئاندىن سۇ بىلەن تازىلاش ئەڭ ياخشىدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا سۇ بىلەن تازىلاش ياخشىدۇر.  ئۇنىڭدىن قالسا تاشتەك نەرسىلەر بىلەن تازىلاش ياخشىدۇر.  گەرچە ئارىلىرىدا ياخشىلىق دەرىجىدە پەرق بولسىمۇ، لېكىن ئۇ نەرسىلەرنىڭ قايسى بىرى بىلەن تەرەت تازىلانسا، سۈننەت ئادا بولغان بولىدۇ. سۆڭەك، تاماق ۋە  تېزەكلەرنى تەرەتنى تازىلاش ئۈچۈن  ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

## 250.سۇئال:تەرەتنى تازىلاشتا ئىشلىتىلىتىشكە بولمايدىغان نەرسىلەر

ئىستىنجا قىلغاندا كىرپىش، كۆمۈر، تۆمۈر، ئەينەك، ھاك، ئىنسان ياكى ھايۋانلار يەيدىغان  تائام قاتارلىقلارنىڭ قايسى بىرىنى ئىستىنجا قىلىشتا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ.

## 251.سۇئال: ھاجەتنى ئادا قىلىشنىڭ سۈننەت ۋە  ئەدەبلىرى

1)ئىنسان ھاجىتىنى ئادا قىلىشنى تاكى كىچىك ياكى چوڭ تەرەت قىستاپ كەتكىچىلىك كىچىكتۈرۈۋەتمەي ھاجىتىنى بالدۇر ئادا قىلىشقا ئالدىرىشى لازىمدۇر.  ھاجىتى قىستىغانغا قەدەر

ھاجەتنى ئادا قىلماسلىق، تەن ساللامەتلىككە زىيانلىقتۇر. ھەمدە ھاجەتنى قىستاپ تۇرغاندا ناماز ئوقۇشمۇ مەكرۇھتۇر.

2)ھاجەتخانىغا كىرمەكچى بولغان ئادەم، پۇتىغا ئاياق كىيىپ كىرىش ۋە يېنىدا ئاللاھ تائالانىڭ ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمى بار ئۈزۈككە ئوخشاش نەرسە بولسا، ئۇنى ھاجەتخانىغا كىرىشتىن ئىلگىرى چىقىرۋېتىشى لازىمدۇر.

3)ھاجەتخانىغا كىرىشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن، ئى ئاللاھ! مەن ساڭا سىغىنىپ ئەركەك ۋە چىشى شەيتانلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن دېگەن دۇئانى ئوقۇيدۇ. يەنى« ئەئۈزۈ بىللاھى مىنەششەيتانىر رەجىيم » دەيدۇ.

4) ھاجەتخانىغا كىرىشتىن ئاۋۋال ئىشتاننىڭ پاچىقىنى تۇرۇش.

5) ھاجەتخانىغا كىرگەندە سول پۇتى بىلەن كىرىدۇ، چىققاندا ئوڭ پۇتى بىلەن چىقىدۇ. ئۇياتلىق يېرىنى يېرىم ئولتۇرۇپ بولۇپ ئاچىدۇ.

6)ئېقىۋاتقان بولسىمۇ سۇغا، ئېرىققا، ئۆستەڭگە، قۇدۇققا، بولاقىغا، دەرەخ ئاستىغا خۇسۇسەن مۇبېلىك دەرەخ ئاستىغا، زىرائەتلىككە، كىشىلەر پايدىلىنىدىغان يېشىللىققا، ئادەملەر توپلىنىدىغان يەرلەرگە، يولغا، مەسجىدنىڭ يېنىغا ۋە ھېيت نامازلىرىنى ئوقۇش ئۈچۈن تەييارلانغان يەرگە كىچىك ياكى چوڭ تەرەت قىلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر. مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ مۇھىتنىڭ پاكىزلىقىغا ۋە ھەر تۈرلۈك كېسەللەردىن ساقلىنىشقا ئەھمىيەت بەرگەنلىكىدۇر.

7)كىچىك تەرەت قىلىۋاتقاندا، ھەتتا سۇيىدۇك شامال بىلەن كەينىگە قايتىپ چاچرىماسلىقى ئۈچۈن، شامال چىقىش تەرەپكە قاراپ ئولتۇرۇشقا، يەنە شۇنىڭدەك چوڭقۇر يەردە تۇرۇپ دۆڭگە قاراپ تەرەت قىلىشقا بولمايدۇ.

8)تاشنىڭ ئاستىدىكى زىيانلىق ھاشارەتلەرنىڭ چىقىپ زىيان يەتكۈزۈپ قېلىشىدىن ياكى تاشنىڭ ئاستىكى ھايۋانلارغا زىيان سېلىپ قويۇشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن تاشقا كىچىك تەرەت قىلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

9)تەرەت قىلىۋاتقان چاغدا ئۆزرىسىز گەپ قىلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

10)ئۆزرىسىز ئۆرە تۇرۇپ كىچىك تەرەت قىلىش مەكرۇھتۇر.

11)ئەر كىشىنىڭ، ئۇنىڭ كىچىك ۋە چوڭ تەرەتنى تازىلاشتىن ئىلگىرى ھەتتا ئالدى تەرەت يولىدىن سۇيىدۇكنىڭ چۈقۇم چىقىپ بولغانلىقىنى جەزملەشتۈرىدىغان ھالەتكە ۋە دىلىدا سۇيىدۇكنىڭ چوقۇم توختىغانلىقىغا ئىشىنەلەيدىغان ھالەتكە كەلگەنگە قەدەر ئالدى تەرەت يولىغا توپا ياكى قەغەز تۇتۇپ ئۇياق بۇياققا ماڭغانغا ئوخشاش ئىشلار بىلەن ئالدى تەرەت يولىدىن سۇيىدۇكنى پاكىزلىشى لازىمدۇر. ئاندىن تەرىتىنى سۇ ياكى تاش بىلەن تازىلايدۇ.

12) تەرەت قىلغاندا ئامال بار تەرەتلىرىنى چىقىرىشقا تىرىشىدۇ ۋە ئۇياتلىق يېرىنى ئورنىدىن تۇرۇپ ئۆرە بولۇشتىن ئىلگىرى ياپىدۇ.

13)ھاجەتخانىدىن چىقىپ بولۇپ، ئى ئاللاھ! سېنىڭ مەغپىرىتىڭنى تىلەيمەن، مەندىن پاسكىنا نەرسىلەرنى چىقىرۋەتكەن ۋە ماڭا ساللامەتلىك بەرگەن ئاللاھ تەئالاغا ھەمدۇ سانالار بولسۇن، دەيدۇ.

14)ھاجەتخانىدىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن قولىنى يۇيىدۇ ياكى كىچىك تاھارەت ئالىدۇ.

## 252.سۇئال:تاھارەتسىزلىكتىن پاكلىنىش

بەدەننىڭ پاكلىقى نىجاسەتتىن پاكلىنىش بولۇپ، نىجاسەت ئىككى خىلدۇر:

1- چوڭ - كىچىك تەرەت قىلىش بولۇپ، تاھارەت ئېلىشنى ياكى (سۇ پاك بولمىغان ياكى سۇ ئىستېمال قىلسا بولمايدىغان بىر ئۆزرە مەۋجۇت بولغاندا) تەيەممۇمنى ۋاجىب قىلىدۇ. بۇ بولسا ئىككى ئورگاننىڭ بىرىدىن پىشەپ ياكى سۇيدۇك ياكى بولمىسا يەل چىقىش ئارقىلىق مەيدانغا كېلىدۇ.

2- جۇنۇبەت بولۇپ، بۇ غۇسلىنى ۋاجىب قىلىدۇ. بۇ بولسا يا ئۇيقۇدا ئىھتىلام بولۇش ياكى ئەر - ئاياللىڭ تەناسۇل ئەزالىرىنىڭ بىر - بىرى بىلەن ئۇچرىشىشى ئارقىلىق بولىدۇ. يەنە ئاياللاردا كۆرۈلىدىغان ھەيز ۋە نىپاسمۇ غۇسلىنى ۋاجىب قىلىدۇ.

## 253.سۇئال:تاھارەت ئېلىشنىڭ ھۆكمى

1.تاھارەتسىز ئادەم ناماز ئوقۇماقچى ياكى جىنازا نامىزى ئوقۇماقچى، ياكى تىلاۋەت سەجدىسى قىلماقچى بولغاندا ، ئۇنىڭ تاھارەت ئېلىشى پەرزدۇر. جانابى ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆئمىنلەر! (سىلەر تاھارەتسىز بولۇپ) ناماز (ئوقۇماقچى بولۇپ) تۇرغىنىڭلاردا، يۈزۈڭلارنى يۇيۇڭلار، قولۇڭلارنى جەينىكىڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، بېشىڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، پۇتۇڭلارنى ئوشۇقۇڭلار بىلەن قوشۇپ يۇيۇڭلار، ئەگەر جۇنۇپ بولساڭلار پاكلىنىڭلار (يەنى غۇسلى قىلىڭلار)، ئەگەر كېسەل بولساڭلار (سۇ زىيان قىلىدىغان بولسا)، ياكى سەپەر ئۈستىدە بولۇپ (سۇ تاپالمىساڭلار)، ياكى سىلەرنىڭ بىرسىڭلار ھاجەتخانىدىن كەلگەن (يەنى تاھارەت سۇندۇرغان) بولساڭلار، ياكى ئاياللىرىڭلار بىلەن يېقىنچىلىق قىلغاندىن كېيىن (غۇسلى تاھارەت ئۈچۈن) سۇ تاپالمىساڭلار، پاك تۇپراقتا تەيەممۇم قىلىڭلار، ئۇنىڭ بىلەن يۈزۈڭلارغا، قولۇڭلارغا مەسھى قىلىڭلار، الله سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ، لېكىن الله شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن سىلەرنى پاك قىلىشنى، (ئىسلام شەرىئىتىنى بايان قىلىش بىلەن) نېمىتىنى سىلەرگە تاماملاشنى خالايدۇ. » (مائىدە سۈرىسى 6 - ئايەت). مانا بۇ ئايەت بىلەن تاھارەت، ئۇنىڭسىز ناماز ئوقۇغىلى بولمايدىغان، پەقەتلا تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ئاندىن ناماز ئوقۇش جائىز بولىدىغان قەتئىي بىر پەرز بولدى. تاھارەتسىز ئوقۇلغان ناماز باتىل بولۇپ، تاھارەتسىز ناماز ئوقۇغان كىشى گۇناھكار بولىدۇ.

2. كەبىنىڭ ئەتراپىنى تاۋاپ قىلغاندا تاھارەت ئېلىش ۋاجىپتۇر.

3.ئۇخلاش ئالدىدا تاھارەت ئېلىش سۈننەتتۇر.

4. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق شۇنداق قىلغانلىقى ئۈچۈن تاھارەتنىڭ ئۈستىگە تاھارەت ئېلىش مۇستەھەپتۇر.

## 254.سۇئال:تاھارەتنى توغرا ئېلىشنىڭ شەرتلىرى

1. تاھارەت ھەم پاكىز ھەم باشقىسىنى پاكىزلىيالايدىغان سۇ بىلەن ئېلىنىشى لازىمدۇر. سۇدىن باشقا نەرسە بىلەن تاھارەت ئېلىش توغرا ئەمەستۇر.

2. يۇيۇش پەرز بولغان ئەزالارغا سۇنىڭ يېتىشىگە توسالغۇ بولىدىغان، ئۇ ئەزالاردىكى شامنىڭ ئېقىندىسى، خېمىر، ھاك، گەج ۋە بوياقتا ئوخشاش نەرسىلەرنى تازىلاش لازىمدۇر.

3. تاھارەتكە زىت كېلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ئۈزۈلمىسىدۇر. مەسىلەن: بىر ئادەم سۇيدۇكنىڭ تامچىلىرى ياكى يارىدىن ئاققان قان توختاشتىن ئىلگىرى تاھارەت ئېلىشنى باشلىغان بولسا،

ئالغان تاھارىتى توغرا ئەمەستۇر. لېكىن ئۆزرىسى بار ئادەملەر بۇ قائىدىنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ.

### 255.سۇئال:تاھارەتنى توغرا ئىلىشقا توسالغۇ بولىدىغان ئامىللار

1) ئاياللارنىڭ تىرناقلىرىغا سۇرتىۋالغان بۇياقلىرى، سۇنىڭ تىرناقلىرىغا يېتىپ بېرىشىغا توسالغۇ بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاياللار تىرناقلىرىدىكى ئۇ بوياقنى چىقىرىۋېتىپ تاھارەت ئالمىسا، ئالغان تاھارىتى توغرا بولمىغان بولىدۇ. ئەمما يۈزلىرىگە ۋە ئىككى لەۋلىرىگە سۇرتىۋالغان بۇياقلىرى چاپلاشقاق ۋە قاتتىق بولمىغانلىقى ئۈچۈن ، ئۇلار سۇنىڭ ئۇ يەرلەرگە يېتىپ بېرىشىگە توسالغۇ بولمايدۇ. بۇلارنىڭ ھۆكمى خۇددى قولغا ۋە پۇتقا قويغان خېنىنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر. بۇ نەرسىلەردە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان ئىش سۇنىڭ تەنگە يېتىپ بېرىش ياكى بارماسلىقىدۇر.

2)ئەگەر بارماقتا سالغان ئۈزۈكى تار بولسا، سۇنىڭ ھەتتا ئۈزۈكنىڭ تېگىگە كىرىشى ئۈچۈن ئۈزۈكنى ئۇياق بۇياققا مىدىرلىتىش ۋاجىپتۇر. ئەگەر ئۈزۈك كەڭرى بولسا، ئۈزۈكنى ئۇياق-بۇياققا مىدىرلىتىش سۈننەتتۇر.

3)ئەگەر ئايال كىشى ياسالغان تىرناق سالىدىغان بولسا، ئۇ تىرناق سۇنىڭ تىرىگە يېتىپ بېرىشىغا توسالغۇ بولىدىغان بولغاچقا، تاھارەت ئېلىشتىن ئىلگىرى ئۇ تىرناقلارنى چىقىرۋېتىش ۋاجىپتۇر.

4)ئەگەر ئايال كىشى ياسالغان چاچ كىيىدىغان بولسا، ئۇ چاچنىڭ ئۈستىگە قىلغان مەسھىسى توغرا بولمايدۇ چۈنكى، ياسالغان چاچنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىش خۇددى تەلپەك تۇماقنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلغانغا ئوخشاشتۇر، بۇ توغرا ئەمەستۇر.

5)بوياقچى، تامچى ۋە سۇۋاقچىغا ئوخشاش ئادەملەرنىڭ تاھارەتتە يۇيۇش پەرز بولغان ئەزالىرىنىڭ ئۈستىدىكى سۇنىڭ تىرىگە يېتىپ بېرىشىغا توسالغۇ بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى تاھارەت ئېلىشتىن ئىلگىرى تازىلاش لازىمدۇر. ئەگەر چىقىرىش قىيىن بولغانلىرى قېلىپ قالسىمۇ بولىدۇ.

## ئۈچىنچى باپ. تاھارەتنىڭ پەرىز، سۈننەت، مۇستەھەب ۋە مەكرۇھلىرى

### 256.سۇئال:تاھارەتنىڭ پەرزى

تاھارەتنىڭ پەرزى تۆت بولۇپ بۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. سۇنى يۈزىدە يۈگۈرتۈش بىلەن يۈزنى بىر قېتىم يۇماق.
2. ئىككى قولنى جەينەك بىلەن قوشۇپ بىر قېتىم يۇماق.
3. باشنىڭ تۆتتەن بىرىگە بىر قېتىم مەسھى قىلماق.
4. ئىككى پۇتنى هوشۇق بىلەن قوشۇپ بىر قېتىم يۇماق.

### 257.سۇئال:تاھارەتتە يۇيۇش پەرز بولغان ئەزالارنىڭ دائىرسى

1.ئۇزۇنلىقىدىن ئالغاندا باشنىڭ چاچ ئۈنگەن يەردىن باشلاپ ئېڭەكنىڭ ئاستىغىچە، تۇغۇرلىقىدىن ئالغاندا ئىككى قۇلاق بىلەن يۈزنىڭ ئارىلىقىدىكى يەرلەر يۈزنىڭ چەك چېگراسىنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ.

2. يۈزنىڭ چېگرانىسىنىڭ ئىچىگە يەنە ئىككى كۆزنىڭ چانقىمۇ كىرىدۇ.

3. تېگى كۆرۈلمەيدىغان قويۇق ساقالنىڭ تاشقىرقى قىسمىنى يۇيۇش ساقالنىڭ تېگىدىكى

تىرنى يۇغان بىلەن ئوخشاشتۇر. ئەمما ساقال تىگى كۆرىنىدىغان دەرىجىدە شالاڭ بولسا، سۇنى ساقالنىڭ تىگىدىكى تىرىگە يەتكۈزۈپ ساقالنىڭ تىگىنى يۇيۇش لازىمدۇر.

4. ئەگەر تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ساقىلىنى چۈشۈرگەن بولسا ئۇنىڭ ئورنىنى يۇيۇش، ئەگەر بۇرۇتىنى چۈشۈرگەن بولسا ئۇنىڭ ئورنىنى يۇيۇش، بېشىنى چۈشۈرگەن بولسا، باشقا قايتا مەسھى قىلىش، ئەگەر تىرىسى سۈيۈلۈپ كەتكەن ۋە قان چىقمىغانلا بولسا ئۇنىڭ ئورنىنى يۇيۇش پەرز ئەمەستۇر.

5. ئىككى قولنى يۇيۇشنىڭ ئىچىگە جەينەكمۇ، ئىككى پۇتنى يۇيۇشنىڭ ئىچىگە ئۇشۇقمۇ كىرىدۇ.

## 258.سۇئال:تاھارەتنىڭ سۈننەتلىرى

1. نىيەت قىلماق. نىيەت تاھارەتسىز تۇرۇپ قىلىش توغرا بولمايدىغان بىر ئىبادەتنى كۆڭلىگە پۈكۈش بىلەن ياكى تاھارەتسىزلىكنى يوقۇتۇشنى كۆڭلىگە پۈكۈش بىلەن، ياكى ئاللاھ تائالانىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنۇشنى كۆڭلىگە پۈكۈش بىلەن بولىدۇ. تاھارەت ئالغاندا نىيەت قىلىش، ساۋابقا ئېرىشىش ئۈچۈندۇر چۈنكى، تاھارەت نىيەت ئارقىلىق ئىبادەتكە ئايلىنىدۇ.

2. تاھارەت ئېلىشنى باشلىغاندا «بىسمىللاھىررەھمانىر رەھىيم » دېيىش.

3. ئىككى قولنى بېغىشىغىچە ئىچ قېتىم يۇيۇش.

4. مىسۋاك قىلىش. ناماز ئوقۇغىلى تۇرغاندا، ئۇيقۇدىن ئويغانغاندا، قۇرئان ئوقۇماقچى بولغاندا ۋە كىشىلەر بىلەن بىر يەرگە توپلانغاندا مىسۋاك ئىشلىتىش مۇستەھەپتۇر.

5. ئېغىزنى ھەر قېتىمدا يېڭى ـ يېڭى سۇ ئېلىپ ئۈچ قېتىم چايقاش.

6. بۇرۇنغا ئۈچ قېتىم سۇ ئېلىش، ھەر قېتىمدا سۇنى بۇرنىنىڭ ئىچىگە سۈمۈرۈش لازىمدۇر. ئېغىزنى ئايرىم ۋە بۇرنىنى ئايرىم سۇ بىلەن چايقاش ياخشى بولسىمۇ، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېغىز، بۇرنىنى بىر سۇ بىلەنلا چايقايتتى.

7. قويۇق ساقالنى ئارىلاش.

8. سۇنى بارماقلارنىڭ ئارىسىغا يەتكۈزۈش ئۈچۈن قول ۋە پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى ئارىلاش. قوللارنىڭ بارماقلىرىنى ئارىلاش بىرىنى بىرىگە گىرەلەشتۈرۈش بىلەن بولىدۇ. ئەمما پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى ئارىلاش چەپپە قولنىڭ كىچىك بارمىقى بىلەن بولۇپ ئايرىشنى ئوڭ پۇتنىڭ كىچىك بارمىقىدىن باشلاپ سول پۇتنىڭ كىچىك بارمىقىغىچە ئايرىدۇ.

9. يۈز، قول ۋە پۇتلاردىن ئىبارەت يۇيۇلىدىغان ئەزالارنى يۇغاندا ئۈچ قېتىمدىن يۇيۇش.

10. بىر قېتىملىق سۇ بىلەن باشنىڭ ھەممىسىگە مەسھى قىلىش. بىر قېتىملىق سۇ بىلەن باشنىڭ ھەممىسىگە مەسھى قىلىش ئۈچۈن ئىككى ئالقاننى ۋە بارماقلارنى ھۆل قىلىش، كوكۇلنىڭ ئۈستىگە ھەر بىر قولدىن ئۈچ بارماقنى قويۇش، قۇلىقىغا مەسھى قىلىش ئۈچۈن ئىككى چوڭ بارمىقىنى ۋە ئىككى كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى باشقا تەككۈزمەسلىك، ئاندىن ئىككى قولنى تاكى باشنىڭ ھەممىسىگە مەسھى قىلىش ئۈچۈن گەردەنگىچە ماڭغۇزۇش ۋە ئىككى قولنى گەردەنگىچە ماڭغۇزغان ۋاقتىدا ئىككى ئالقاننى باشنىڭ ئىككى تەرىپىگە تەككۈزۈش لازىمدۇر.

11. باشقا مەسھ قىلىپ بولغاندىن كېيىن قولنى باشقا يېڭى سۇ بىلەن ھۆل قىلماستىن

ئىككى قۇلاقنا مەسىھ قىلماق.

12. تاھارەتنى ئايەتتە بايان قىلىنغان تەرتىپ بىلەن ئېلىش شۇنىڭدەك يەنە ئېغىزنى چايقاش بىلەن بۇرنىغا سۇ ئېلىشنىڭ ئارىلىقىدىكى ۋە بۇرنىغا سۇ ئېلىش بىلەن يۈزنى يۇيۇشنىڭ ئارىلىقىدىكى تەرتىپكە رىئايە قىلىش.

13. يۇيۇلغان ئەزالارنى سىلاش. چۈنكى سىلاش پەرزنىڭ تولۇقلىمىسىدۇر.

14.تاھارەتنى ئارقىمۇ ـ ئارقا ئېلىش. تاھارەتنى ئارقىمۇ ـ ئارقا ئېلىش دېگەن، ئۈزرىسىز ھالەتتە بىر ئەزانى يۇغاندىن كېيىن ئارىلىقتا ھېچقانداق ۋاقىت ئۆتكۈزىۋاتماستىن ئۇ ئەزا قۇرۇپ بولغىچە يەنە بىر ئەزانى يۇيۇشقا ئۆتۈشتۇر.

## 259.سۇئال: تاھارەتنىڭ مۇستەھەبلىرى

1.باشقا مەسھى قىلىپ بولغاندىن كېيىن گەدەنگە مەسھى قىلىش.

2.تاھارەتنى قىبلە تەرەپكە قاراپ ئېلىش.

3.تاھارەتنى پاك ئورۇندا ئولتۇرۇپ ئېلىش.

4.نامازنىڭ ۋاقتى كىرىشتىن ئىلگىرى تاھارەت ئېلىپ نامازغا تەييارلىنىش.

5.ئەزالارنى يۇيۇش ۋە مەسھى قىلىشقا ئوخشاش تاھارەتنىڭ ھەممە ئىشلىرىنى باشقا بىر ئادەمدىن ياردەم سورىماستىن ئۆزى قىلىش.

6.ئېغىزغا ۋە بۇرنىغا سۇنى ئوڭ قولى بىلەن ئېلىش. مىشقىرىش ۋە پۇتلىرىنى سىلاشنى سول قولى بىلەن قىلىش. روزىدار بولمىسا، ئېغىز-بۇرنىغا سۇنى قاتتىق-قاتتىق ئېلىش.

7.تاھارەت، بىر ئىبادەتنى قىلىشنىڭ باشلىنىشى بولغاچقا تاھارەتنىڭ دۇنيانىڭ كىرلىرىدىن يىراق بولۇشى ئۈچۈن تاھارەت ئېلىۋاتقان چاغدا دۇنيا ئىشلىرىغا ئائىت سۆزلەرنى قىلماسلىق.

8.سۇنى ئىشلىتىشتە ئىسراپمۇ قىلماسلىق، بەك بېخىللىقمۇ قىلماسلىق.

9.ئۆرە تۇرۇپ ۋە قىبلە تەرەپكە قاراپ تاھارەتتىن ئاشقان سۇيىدىن ئىچىش.

10. تاھارەتنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن شېرىكى يوق بىر ئاللاھدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە پەيغەمبىرى، دەپ گۇۋاھلىق بېرىش ۋە ئى ئاللاھ! مېنى تەۋبە قىلغۇچىلارنىڭ ۋە پاكلانغۇچىلارنىڭ قاتارىدىن قىلغىن دېيىش لازىمدۇر.

11.تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش.

14.قول ۋە پۇتلىرىنى يۇغاندا، چەك توختۇتۇلۇپ بېرىلگەن يەرلىرى بولغان جەينەكتىن ۋە ھوشۇقتىن ئاشۇرۇپ يۇيۇش.

## 260.سۇئال: تاھارەتنىڭ مەكرۇھلىرى

1. سۇ بىلەن يۈزىگە ئۇرۇش.

2. ئەگەر ئادەم ناھايىتى جىق ياكى ئېقىپ تۇرغان سۇدا تاھارەت ئالغان بولسىمۇ، سۇنى ھاجەتتىن تاشقىرى ئىشلىتىپ ئىسراپ قىلىش.

3. يېڭى سۇ بىلەن باشقا يەنە بىر قېتىم مەسھى قىلىش.

4. ئۈچ قېتىمدىن ئارتۇق يۇيۇش سۈننەت دەپ قاراپ ئەزالارنى ئۈچ قېتىمدىن ئارتۇق يۇيۇش.

## 261.سۇئال: تاھارەتنى سۇندۇرىدىغان ئامىللار

1. مەيلى چىققان نەرسە كىچىك تەرەت، چوڭ تەرەت ۋە يەلگە ئوخشاش ئادەتتە چىقىدىغان

نەرسىلەر بولسۇن ياكى قۇرۇت ۋە تاشقا ئوخشاش ئادەتتە چىقمايدىغان نەرسىلەر بولسۇن ئالدى ۋە ئارقا تەرەت يوللىرىدىن بىرەر مۇمكىن نەرسىنىڭ چىقىشىدۇر.

2. قان، يىرىڭ ۋە قۇسۇققا ئوخشاش پاسكىنا نەرسىلەرنىڭ ئالدى ۋە ئارقا تەرەت يوللىرىدىن باشقا بىر يەردىن چىقىشى.

3. بىر كىشى ساغرىسىنى يەرگە بېسىپ ئەمەس سۇزۇلۇپراق يېتىپ ئۇخلىغان بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتىنىڭ ھۆكمەن بۇزۇلۇپ كەتكەنلىكىگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ.

4. بالاغەتكە يەتكەن بىر ئادەمنىڭ مەيلى ئۇ ئۆزىنىڭ نامازدا ئىكەنلىكى ئىسىدە بار تۇرۇپ قەستەن كۈلگەن بولسۇن ياكى ئۆزىنىڭ نامازدا ئىكەنلىكى ئىسىدە يوق تۇرۇپ كۈلگەن بولسۇن رۇكۇ ۋە سەجدىلىك بىر نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ ئاۋازلىق كۈلىشى تاھارەتنى ۋە ھەم نامازنى بۇزىدۇ.

5. ھۇشىدىن كېتىش يەنى ساراڭ بولۇپ قېلىش، مەست بولۇش ۋە زەھەرلىك چېكىملىككە ئوخشاش تاھارەتنى سۇندۇرىدىغان بىرەر سەۋەب بىلەن ھۇشىدىن كېتىش تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ.

6. شەھۋەت بىلەن قەستەن ئاياللارغا قول تەككۈزۈش.

7. قەستەن يالىڭاچ ۋە ئارىدا ھېچقانداق بىر كىيىم بولماستىن ئۆزىنىڭ ياكى باشقىلارنىڭ جىنسى ئەزاسىنى تۇتۇش.

**262.سۇئال: كىرگەن چىققان نەرسىلەردىكى تاھارەت بۇزۇلىدىغان ۋە بۇزۇلمايدىغان ئەھۋاللار**

1) ئەگەر ئەر ياكى ئايالنىڭ كىچىك تەرەت يولىدىن يەل چىقسا، بۇ يەل تاھارەتنى سۇندۇرمايدۇ. چۈنكى، ئۇ يەل پاسكىنا نەرسىلەرنىڭ ئورنىدىن قوزغالمىغاندۇر.

2)ئەگەر ئارقا تەرەت يولىغا گىرادۇس تەكشۈرگۈچنى تىقىپ ئالغان، ئۇنىڭغا چوڭ تەرەتتىن ياكى كىچىك تەرەتتىن بىر نەرسە ئېلىنىپ چىققان بولسا، تاھارەت بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

3)ئەگەر بىرى، ئارقا تەرەت يولىغا دورا ئېقىتقان، ئاندىن ئۇ دورا ئۇ يەردىن ئېقىپ چىققان بولسا تاھارىتى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

4) ئەگەر ئەر كىشى ئالدى تەرەت يولىغا دورا تېمىتقان، ئاندىن ئۇ دورا ئۇ يەردىن قايتىپ چىققان بولسا، بۇنىڭ بىلەن تاھارەت سۇنۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى، ئالدى تەرەت يولى پاسكىنا نەرسىلەر تۇرىدىغان بىر ئورۇن ئەمەستۇر.

5)ئەگەر ئايال كىشى ئالدى تەرەت يولىغا پاختا قويغان، ئالدى تەرەت يولىدىن چىققان ھۆللۈك پاختىنىڭ يۈزىنى ھۆل قىلغان بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتى بۇزۇلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئالدى تەرەت يولىدىن چىققان ھۆللۈك پاختىنىڭ تەرەت يولىغا تىگىپ تۇرغان تەرىپىنى ھۆل قىلغان ۋە ئۇ ھۆللۈك، ئۇ تەرەپتىن پاختىنىڭ يۈزىگە ئۆتمىگەن بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتى تاكى ئۇ يەرگە قويغان پاختىنى ئېلىۋاتقانغا قەدەر بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

6) ئاياللارنىڭ ئالدى تەرەت يولىدىن چىقىدىغان بولۇپمۇ تۇغۇتى يېقىنلىشىپ قالغاندا چىقىدىغان شىرلىك سۇيۇقلۇقنىڭ چىقىشى بىلەن تاھارەت بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

**263.سۇئال: ئۇخلاپ قالغان كىشىدىكى تاھارەت بۇزۇلىدىغان ۋە بۇزۇلمايدىغان ئەھۋاللار**

1) ئەگەر تاھارىتى بار بىر ئادەم يېنىچە ياكى تىزىنىڭ بىرىگە يۆلىنىپ ئۇخلىغان بولسا، ئۇنىڭ تاھارىتى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

2) ئەگەر ئۇ ئادەم ساغرىسىنى يەرگە بېسىپ ئولتۇرغان ھالەتتە ئۇخلىغان بولسا، مەيلى ئۇ بىرەر نەرسىگە يۆلىنىپ ئۇخلىغان بولسۇن ياكى ئۇخلىمىغان بولسۇن ئۇنىڭ تاھارىتى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

3) ئەگەر بىر ئادەم ئۆرە تۇرغان ياكى رۇكۇ قىلغان ياكى سەجدە قىلغان ھالىتىدە تۇرۇپ ئۇخلىغانغا ئوخشاش ئۆزىنى قويۇپ بەرمىگەن ھالدا تۇرۇپ ئۇخلىغان بولسا، ئۇ ئادەم مەيلى نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ شۇنداق ئۇخلىسۇن ياكى نامازنىڭ سىرتىدا تۇرۇپ شۇنداق ئۇخلىسۇن تاھارىتى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

## 264.سۇئال:ئۆزرىسى بار ئادەمنىڭ تاھارىتى توغرىسىدا

ئۆزرىسى بار كىشى بولسا، سۈيدۈك ئېقىش كېسەللىگە ياكى ئىچى سۈرۈلۈش كېسەللىگە ياكى يەل كېلىدىغان كېسەلگە گىرىپتار بولغان ياكى كۆز ئاغرىقى كېسەللىگە گىرىپتار بولۇپ ئۇنىڭدىن يېرىڭ ئېقىپ تۇرىدىغان ياكى قۇلىقىدىن ياكى ئەمچىكىدىن، ياكى كىندىكىدىن بىر نەرسە ئاققانغا ئوخشاش تېنىدىن داۋاملىق تاھارەتنى بۇزۇدىغان بىر نەرسە چىقىپ تۇرىدىغان بىر كېسەلگە گىرىپتار بولغان ئادەمدۇر. ئىسلام دىنى شەپقەت ۋە ئاسانلىق ئېلىپ كېلىدىغان دىن بولغانلىقى ئۈچۈن ئۆزرىسى بار كىشىلەرگە ھەر بىر نامازغا ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەن چاغدا تاھارەت ئېلىپ تاكى ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى چىكىتىپ بولغىچە ئۇ ئادەمدىن چىقىدىغان نەرسە چىقىپ تۇرسىمۇ ئۇ نامازنى ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئۆزى خالىغان نەپلە نامازلارنى ئوقۇشقا رۇخسەت قىلدى.

## 265.سۇئال: ئاياغقا مەسھى قېلىشنىڭ ھۆكمى

تاھارەت ئالغاندا پۇتنى يۇيۇشنىڭ ئورنىغا ئاياغقا مەسھى قىلىنىشنىڭ يولغا قويۇلىشى، ئىسلام شەرىئەتىنىڭ كەڭچىلىك قىلىشى ۋە ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىشىدۇر. مەسھى قېلىنىدىغان ئاياغ ھۇشۇقنى ياپقۇدەك دەرىجىدە ئۇزۇن ۋە قېلىن بولۇشى لازىمدۇر. ئاياغقا مەسھى قىلىشنىڭ ھۆكمى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزى ۋە ئەمەلىيىتى بىلەن سادىر بولدى. بۇ ھەقتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كەلگەن ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپ بولغانلىقتىن ئۇ ھەدىسلەر ھەتتا ئىنكار قىلىش توغرا بولمايدىغان ھەدىسلەرنىڭ دەرىجىسىگە يەتتى.

## 266.سۇئال: ئاياغقا مەسھى قىلىشنىڭ شەرتلىرى

1. ئاياغنى كامىل تاھارەتنىڭ ئۈستىگە كىيىش لازىمدۇر.

2. مەسھى قىلماقچى بولغان ئاياغ ئۇشۇقنىڭ ئۈستىگە قەدەر پۇتنىڭ ھەممە يېرىنى يۆگىشى لازىمدۇر.

3. ئۇ قىينالماستىن ئەڭ ئاز بەش كىلومېتىرغا يېقىن يول يۈرگىلى بولىدىغان ئاياغ بولۇشى لازىمدۇر.

4. ئاياغ، يوغان تۆشۈكلەردىن خالى بولۇشى لازىمدۇر. بىر پاي ئاياغدا كىچىك كىچىك بولۇپ بىر نەچچە يەردە تۆشۈك بولغان، ئەگەر ئۇلار بىر يەرگە توپلانسا، ئۇ تۆشۈكلەرنىڭ ھەممىسى پۇتنىڭ كىچىك بارماقلىرىدىن ئۇنىڭدىن ئۈچ بارماق ئوچۇق قالغىدەك دەرىجىدىكى چوڭلۇقتا بولسا، ئۇ ئاياغقا مەسھى قىلىش توغرا ئەمەستۇر.

5. مەسھى قېلىنىدىغان ئاياغنىڭ مەسھىدە ئىشلىتىلگەن سۇنىڭ پۇتقا ئۆتۈپ كېتىشىنى توسۇپ قالىدىغان دەرىجىدە قېلىن بولۇشى لازىمدۇر.

6. مەسھى قىلماقچى بولغان ئادەم ئەگەر پۇتىنىڭ بارماق تەرىپى يوق ۋە پۇتىنىڭ قالغان تەرىپى قولنىڭ كىچىك بارماقلىرىدىن ئۈچ بارماق كەلگىدەك مىقداردا بولمىغان ئادەم بولسا، ئۇنىڭ ئايىغىغا مەسھى قىلىشى توغرا ئەمەستۇر.

## 267.سۇئال: مەسھى قانداق قىلىنىدۇ؟

تاھارەت ئالغان ئادەم قوللىرىنىڭ بارماقلىرنى ھۆل قىلىپ ۋە بارماقلىرىنىڭ ئارىلىقىنى ئېچىپ تۇرۇپ ئوڭ قولىنى، ئوڭ پۇتىنىڭ ئۈچچىنىڭ ئۈستىگە، سول قولىنى سول پۇتىنىڭ ئۈچچىنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ، ئاندىن مەسھىنى تارتىشنى ئاياغىنىڭ ئۈچچىدىن باشلاپ ئۈستى تەرەپ بىلەن پاچاق تەرەپكە تارتىدۇ. پۇتىنىڭ ئۈستىدىن قولنىڭ كىچىك بارماقلىرىدىن ئۈچ بارماق كەلگىدەك يەرگە مەسھى قىلسا، مەسھى يېتەرلىك بولىدۇ. ئاياغىنىڭ ئاستى تەرىپىگە ياكى ئۇنىڭ قونچىسىغا ياكى ئىككى تەرىپىگە، ياكى ئۇنىڭ قونچىسىغا مەسھى قىلىش توغرا ئەمەستۇر.

## 268.سۇئال: مەسھىنىڭ مۇددىتى

سەپەرگە چىقمىغان ئادەمنىڭ بىر كېچە كۈندۈز، سەپەرگە چىققان ئادەمنىڭ ئۈچ كېچە كۈندۈز مەسھى قىلىشىغا رۇخسەتتۇر. يەنى سەپەرگە چىقمىغان ئادەم 24 سائەت ۋە سەپەرگە چىققان ئادەم 72 سائەت ئايىغىغا مەسھى قىلالايدۇ.

## 269.سۇئال: ئاياغقا قىلىنغان مەسھىنى بۇزۇدىغان ئامىللار

1. تاھارەتنى بۇزۇدىغان ئامىللارنىڭ ھەممىسى مەسھىنى بۇزىدۇ.
2. مەسھىنىڭ مۇددىتىنىڭ ئۆتۈپ كېتىشى.
3. بىر پۇتىنى بولسىمۇ ئايىغىنى چىقىرىش. شۇنىڭدەك پۇتىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ ئاياغىنىڭ قونچى تەرىپىگە كۆتۈرۈلۈپ كېتىشى.
4. پۇتىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ سۇ بىلەن ھۆل بولۇپ كېتىشى.
5. ئاياغىنىڭ ئۇنى كىيىپ تۇرىۋاتقان چاغدا تېتىلىپ كېتىشى ياكى يىرتىلىپ كېتىشى ياكى تىشىلىپ كېتىشى ياكى ئۇنىڭ بىلەن مېڭىش قىيىن بولىدىغان بىر ھالەتتە كېلىپ قېلىشى مەسھىنى بۇزىدۇ.
6. ئۆزرىسى بار ئادەم ئايىغىغا مەسھى قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم ئاتاپ تاھارەت ئالغان نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ چىقىپ كەتكەنلىك سەۋەبى بىلەن بۇزۇلۇپ كەتكەن تاھارىتى بىلەن تەڭلا ئۇنىڭ مەسھىسىمۇ بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

ئەگەر تاھارىتى بار ئادەمنىڭ پەقەت مەسھىسى بۇزۇلۇپ كەتسە ئۇ پەقەت ئىككى پۇتىنى يۇيىۋەتسىلا بولىدۇ.

## 270.سۇئال: مەسھى قىلىش توغرا بولمايدىغان نەرسىلەر

سەللە ياكى تۇماق، تەلپەككە ئوخشاش باشقا كىيىدىغان نەرسىگە، چۈمبەلگە ئوخشاش يۈزىنى ياپىدىغان نەرسىگە ۋە پەلەيگە ئوخشاش قولغا كىيىدىغان نەرسىگە مەسھى قىلىش توغرا ئەمەستۇر.

# تۆتىنچى باپ. يۇيۇنۇش يەنى غۇسلى قىلىش توغرىسىدا

## 271.سۇئال: يۇيۇنۇش ۋە ئۇنىڭ تۈرى

يۇيۇنۇش دېگەنلىك- تەنىنىڭ سۇنى يەتكۈزۈش مۇمكىن بولغان يەرلىرىگە سۇنى يەتكۈزۈش،

دىگەنلىك بولىدۇ.

يۇيۇنۇش ئىككى قىسىم بولىدۇ. بىرى پەرز بولغان يۇيۇنۇش، يەنە بىرى سۈننەت بولغان يۇيۇنۇش. ئىككى ھالەتتە يۇيۇنۇش پەرز بولىدۇ.

**272.سۇئال: جۇنۇپ بولغان ئادەمگە يۇيۇنۇشنىڭ پەرز بولۇشنىڭ دەلىلى**

بىرىنچى ھالەت بولسا، جۇنۇپلۇق ھالىتىدۇر. بۇ ھالەتتە ئۇنىڭغا يۇيۇنۇشنىڭ پەرز بۇلىشىنىڭ دەلىل پاكىتى ئاللاھ تائالانىڭ: (ئى مۇئمىنلەر!) ئۇلار سەندىن ھەيز توغرۇلۇق (يەنى ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشنىڭ دۇرۇسلۇقى ياكى دۇرۇس ئەمەسلىكى توغرۇلۇق) سورايدۇ. ئېيتقىنكى، «ھەيز زىيانلىقتۇر (يەنى ھەيز مەزگىلىدە جىنسىي ئالاقە قىلىش ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسىگە زىيانلىقتۇر)، ھەيز مەزگىلىدە ئاياللىڭلاردىن نېرى تۇرۇڭلار، (ھەيزدىن) پاك بولغۇچە ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار، پاك بولغاندا، ئۇلارغا اللہ بۇيرۇغان جايدىن يېقىنچىلىق قىلىڭلار». اللہ ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ. (ھارامدىن ۋە نىجاسەتتىن) پاك بولغۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتىدۇ [سۈرە بەقەر 222ـ ئايەت]. دىگەن ئايىتىدۇر.

**273.سۇئال: جۇنۇپ بولۇشنىڭ سەۋەبى**

ئىنسان ئىككى سەۋەب بىلەن جۇنۇپ بولىدۇ.

بىرىنچى سەۋەپ تۇتقانغا، قارىغانغا، ۋە قۇچاقلاشقانغا، ئىھتىلام بولغانغا ئوخشاش بىرەر سەۋەب بىلەن مەنىينىڭ ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىكى ئورنىدىن ئايرىلىپ ئەر كىشىدىن ياكى ئايال كىشىدىن شەھۋەت بىلەن چىقىشىدۇر.

ئىككىنچى ھالەت بولسا، ئايال كىشىنىڭ ھەيز ياكى نىفاستىن پاكلانغان ھالىتىدۇر. بۇ ھالەتتىمۇ ئايال كىشىگە يۇيۇنۇش پەرز بولىدۇ.

**274.سۇئال: يۇيۇنۇشنى پەرز قىلىدىغان ئىشلار**

تۆۋەندىكى ئەھۋاللاردا غۇسلى پەرز بولىدۇ:

1ـ ئويلاش ئارقىلىق بولسىمۇ شەھۋەت بىلەن ئېتىلغان ھالدا مەنى چىقسا.

2ـ ئەر بىلەن ئايالنىڭ خەتنىگاھى ئۇچراشقاندا، ئىككى خەتنىگاھ ئۇچراشسا ئىككىسىنىڭ ھېچقايسىسىدىن مەنى چىقمىسىمۇ غۇسلى پەرز بولىدۇ.

3ـ ئەر ـ ئاياللار ئىھتىلام بولغاندا. ئىھتىلام بولغۇچى ئويغانغان ۋاقتىدا كىيىمىدە ياكى كۆرپىسىدە ھېچقانداق بىر ئەسەر كۆرمىسە ئۇ كىشىگە غۇسلى پەرز بولمايدۇ. شۇنىڭدەك، ئاياللارمۇ ئەرلەرگە ئوخشاش ئىھتىلام بولىدۇ. ئەگەر بىر ئايال ئويغانغاندا مەنى كۆرسە غۇسلى پەرز بولىدۇ. كۆرمىسە پەرز بولمايدۇ. چۈنكى ھەدىستە دېيىلگەندەك، سۇ (يەنى مەنى) سۇنى لازىم قىلىدۇ. بۇنىڭ ئەكسىچە ئەگەر بىر كىشى چۈشىدە ھېچ نەرسە كۆرمىسىمۇ ئويغانغان ۋاقتىدا مەنى ئىزى كۆرگەن بولسا غۇسلى قىلىشى پەرز بولىدۇ.

4ـ ئايال كىشى ھەيزدىن پاك بولغاندا غۇسلى قىلىش پەرز بولىدۇ.

5ـ يەڭگىگەن (تۇغۇت ھالىتى) ئاياللار تۇغۇتتىن قىرىق كۈن ئۆتكەندە غۇسلى قىلىشى پەرز بولۇپ، ئەگەر ئۇنىڭ قېنى قىرىق كۈن توشماستىن توختىغان بولسا، بۇ تەقدىردە يۇيۇنۇپ پاكلىنىدۇ ۋە قىرىق كۈننىڭ توشۇشىنى كۈتمەيدۇ.

6ـ ئەگەر بىر كىشى يېڭىدىن ئىسلام دىنىغا كىرگەن بولسا، ئۇ مۇسۇلمان بولغانلىقىنى ئىزھار قىلىپ بولغاندىن كېيىن غۇسلى قىلىشقا بۇيرۇلىدۇ.

## 275.سۇئال: سۈننەت بولغان يۇيۇنۇش

1)جۈمە نامىزى ئۈچۈن يۇيۇنۇش سۈننەتتۇر. بۇنىڭ دەلىل پاكىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى جۈمە كۈنى غۇسلى قىلىپ، ئىمكانىنىڭ بېرىچە پاكىزلىنىپ، چاچ - ساقال ۋە بەدەنلىرىنى مايلاپ، ئۆيدىكى خۇشپۇراقلىق بۇيۇملارنى ئىشلىتىپ، ئاندىن مەسجىدكە كەلسە ۋە ئىككى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئاتلاپ ئۆتمەستىن، قانچىلىك ناماز ئوقۇغۇسى كەلسە ئوقۇپ بولۇپ، ئىمامنىڭ خۇتبىسىگە شۈك ئولتۇرۇپ قۇلاق سالسا، ئۇ ئادەمنىڭ شۇ جۈمەدىن يەنە بىر جۈمە كۈنگىچە بولغان ئارىلىقتىكى گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (بۇخارى: 883)

2)ئىككى ھېيت نامىزى ئۈچۈنمۇ يۇيۇنۇش سۈننەتتۇر.

3)يەنە ئېھرام باغلاش ئۈچۈنمۇ يۇيۇنۇش سۈننەتتۇر.

## 276.سۇئال: يۇيۇنۇشنىڭ پەرزلىرى

1-2- ئېغىزغا ۋە بۇرنىغا سۇ ئېلىش چۈنكى، ئېغىز ۋە بۇرۇن قاتارلىقلارمۇ تەننىڭ ئىچىدىكى بىر ئەزادۇر.

3.تەننىڭ سۇ يەتكۈزۈش قىيىن بولغان يەرلىرىدىن باشقا ھەممە يەرلىرىنى ئۇ يەرلەرگە سۇنى ئېقىتىپ يۇيۇش.

## 277.سۇئال: يۇيۇنۇشنىڭ سۈننەتلىرى

1. ئۇياتلىق يەرلىرىنى ئېچىشتىن ئىلگىرى« بىسمىللاھىررەھمانىر رەھىيم» دىيىش.

2. يۇيۇنۇشنىڭ ساۋاب بېرىلىدىغان بىر ئىبادەت شەكلىگە كىرىشى ئۈچۈن نىيەت قىلىدۇ. نىيەت بولسا، يۇيۇنۇشنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ بىر شەرتى ئەمەستۇر.

3. قاچىدىكى سۇغا قولنى تىقىش ئۈچۈن قولنى يۇيۇش. يەنى بۇرۇنقى زاماندا ھازىرقىدەك يۇيۇنۇش ئۈچۈن مۇنچا ياكى باشقا يۇيۇنۇش سايمانلىرى بولمىغانلىقتىن ، سۇنى قاچىدىن قول بىلەن ئېلىپ يۇيۇنۇشقا توغرا كېلەتتى.

4. ئالدى ۋە ئارقا تەرەت يوللىرىنى تازىلاپ يۇيۇش.

5. نامازغا ئالغاندەك كىچىك تاھارەت ئىلىش.

6. بەدىنىگە ئۈچ قېتىمدىن سۇ قۇيۇپ يۇيۇش.

7. يۇيۇنغاندا كىشىلەرنىڭ كۆرۈپ قىلىشىدىن ئۆزىنى توسۇپ تۇرىدىغان بىر يەردە يۇيۇنۇش لازىم.

## 278.سۇئال: غۇسلىنىڭ قانداق ئادا قىلىنىدىغانلىقى توغرىسىدا

نجاسەتتىن پاك بولۇش نىيتى بىلەن سۇنى ھازىرلاپ مۇنچىغا كىرىپ بولغاندىن كېيىن تۆۋەندىكىلەرنى قىلىشىڭىز سۈننەت:

1) قولنى ئۈچ قېتىم يۇيۇش.

2) ئەۋرەت جايىنى سۇ بىلەن ئۈچ قېتىم يۇيۇش.

3) نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئېلىش، لېكىن بۇ تاھارەتتە پۇتىڭىزنى غۇسلىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن يۇيىسىز (ئەمما تاھارەت ئالغاندا يۇيۇلۇشمۇ جائىز).

4) ئاندىن چاچلىرىڭىزنى بارماقلىرىڭىز بىلەن ئارىلاپ بولغاندىن كېيىن بېشىڭىزغا ئۈچ

ئۈچۈم مقداريدا سۇ تۆكسىز.

5) ئاندىن سۇ قۇيۇپ بەدىنىڭىزنىڭ قالغان قىسمىغا سۇ تۆكىشىڭىز ۋە بەدىنىڭىزدە سۇ تەگمىگەن يەر قالماسلىقى كېرەك.

6) بەدىڭىزنىڭ ھەممە يېرىنى ئۇۋۇلاپ چىقىشىڭىز مۇستەھەبتۇر.

7) غۇسلى قىلىش يەنە ، ئىغز ـ بۇرۇننى چايقاش ئارقىلىق تاھارەت ئالغاندىن كېيىن دېڭىزغا ياكى ئۆستەڭگە ۋە ياكى مۇتلەق ھالەتتە سۇغا چۆمۈلۈش بىلەنمۇ ئادا بولىدۇ.

8)يەنە خەلق مۇنچىلىرىدىمۇ ئادا بولىدۇ. بەدىنىڭىزنىڭ ھەممىسىگە تولۇق سۇ تۆكۈپ بولغاندىن كېيىن ئاخىرىدا پۇتىڭىزنى يۇيۇپ، ئاللاھقا ھەمدۇ ـ سانا ئېيتقان ھالدا بەدىنىڭىزنى قۇرۇتۇشقا كىرىشىسىز.

9) غۇسلىدىن كېيىن شۇ دۇئانى ئوقۇشىڭىز سۈننەتتۇر. (ئى ئاللاھ مېنى تەۋبىسى قوبۇل بولغانلاردىن ۋە پاك بولغانلاردىن قىلغىن).

## 279.سۇئال: غۇسلى قىلىشتا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1ـ غۇسلى قىلغۇچىنىڭ بىر نەرسە بىلەن ئەۋرەتلىرىنى يېپىشى لازىم. لېكىن خىلۋەت بىر جايدا ياكى ئەۋرەتنى ياپالايدىغان بىر سۇغا چۆمۈلۈش ئارقىلىق غۇسلى قىلغان كىشى ئالاھىدە بىر نەرسە بىلەن ئەۋرىتىنى ياپمىسىمۇ بولىدۇ.

2ـ غۇسلى قىلغۇچىنىڭ ۋە تاھارەت ئالغۇچىنىڭ بىر ئۆستەڭدە بولغان تەقدىردىمۇ سۇنى ئىسراپ قىلماسلىقى كېرەك. چۈنكى ئىنسانلارنىڭ ئىسراپخورلۇققا كۆنۈپ قالماسلىقى ۋە بۇنىڭ نەتىجىسىدە شەيتانغا ئىتائەت قىلىپ ئۆزىنىڭ شەرىئىتى ئارقىلىق ھەر ئىشتا ئىقتىسادچان بولۇشقا بۇيرىغان رەھمان تائالانىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلماسلىقى ئۈچۈن شەرىئەت بۇنى چەكلىگەن.

# بەشىنچى باپ. ھەيز ۋە نىفاس ھۆكۈملىرى

## 280.سۇئال: ھەيز دېگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى

ھەيز دېگەن سۆز، مەنا جەھەتتىن بىر نەرسىنىڭ ئاققانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

ھەيز دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن يېشى توققۇز ۋە ئۇنىڭدىن يۇقرى، تېخى ئەللىك بەش ياشقا كىرمىگەن، بىرەر كېسەل سەۋەبى بىلەن ۋە قورساق كۆتۈرمىگەن ئايال جىنسىنىڭ بالا ياتقۇسىدىن كەلگەن بىر قاننى بىلدۈرىدۇ.

## 281.سۇئال: ھەيزنىڭ شەرتلىرى

بىر ئايالدىن كەلگەن قاننىڭ ھەيز ھېساپلىنىشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەرنىڭ تېپىلىشى لازىمدۇر.

1. قاننىڭ، بالا ياتقۇدىن چىقىشى لازىمدۇر.
2. قاننىڭ، بالا تۇغقانلىق سەۋەبى بىلەن كەلگەن قان بولماسلىقى لازىمدۇر.
3. ئايالنىڭ قان كېلىشتىن ئىلگىرى ھۆكمەن بولسىمۇ ، پاكلىق بىر مۇددىتىنىڭ ئۈچىدە ياشىشى لازىمدۇر.
4. قاننىڭ كېلىشى، ئەڭ ئاز دېگەندە ئۈچ كېچە كۈندۈزدىن ئاز بولماسلىقى لازىمدۇر.
5. قاننىڭ كېلىشى، ئايال جىنسىنىڭ توققۇز ياشقا كىرىپ بولغاندىن كېيىن بولۇشى لازىمدۇر.

## 282.سۇئال: ھەيزنىڭ مۇددىتى

بۇ ھەقتە مەزھەپلەر ئارىسىدا ئىختىلاپ بولۇپ ھەنەپىي مەزھەپىدىكىلەر :«ھەيزنىڭ ئەڭ قىسقا مۇددىتى بولسا، ئۈچ كېچە كۈندۈز، ئۇنىڭ ئەڭ ئۇزۇن مۇددىتى بولسا، ئون كۈندۇر. ئەڭ قىسقا بولغان ئۈچ كېچە كۈندۈزدىن ئاز ياكى ئەڭ ئۇزۇن مۇددىتى بولغان ئون كۈندىن ئارتۇق كەلگەن قان ھەيز قېنى ھېساپلانمايدۇ، ئۇ نورمالسىز ھەيز ھېساپلىنىدۇ» دېدى.

## 283.سۇئال: ھەيز قېنىنىڭ رەڭلىرى

ھەيز قېنىنىڭ رەڭلىرى قارا، قېزىل، سېرىق، يېشىل، قارىغا مايىل ۋە تۇپا رەڭلەردىن ئىبارەت ئالتە خىل بولىدۇ. بۇ رەڭگە ئوخشاش رەڭدە كەلگەن قاننىڭ ھەيز قېنى ھېساپلىنىشى ئۈچۈن كەلگەن ئۇ قان نورمالدا ھەيز كۆرىدىغان كۈنلەردە كېلىشى لازىمدۇر.

## 284.سۇئال: ھەيزنىڭ ئاساسلىرى

ھەيزنىڭ ئاساسلىرى قاننىڭ ئايالنىڭ ئىچكىرى جىنسىي ئەزاسىدىن چىقىشىدۇر. يەنى ئۇنىڭ ئىچكىرى جىنسىي ئەزاسىدىن تاشقىرى جىنسىي ئەزاسىغا چىقىشىدۇر.

1)ئەگەر قان چىقىپ ئايالنىڭ ئىچكىرى جىنسىي ئەزاسىنىڭ گىرۋېكىگە كېلىپ تۇرۇپ قېلىپ، ئۇ يەردىن سىرتىغا چىقمىغان بولسا، بۇ قان بىلەن ئىلگىرىدە بايان قىلىنغان شەرتلەر تېپىلغان شەرت ئاستىدا ئۇ ئايال ھەيزدار ھېساپلىنىدۇ.

2) ئەگەر ئۇ قان كەلگەن قىز تۇنجى قېتىم قان كەلگەن قىز بولسا، ئۇ قىز ئۇ قاننىڭ سەەبى بىلەن بالاغەتكە يەتكەن ھېساپلىنىدۇ.

3) ئەگەر بىر ئايال ئۆزىنىڭ ئىچكىرى جىنسىي ئەزاسىغا قاننىڭ كەلگەنلىكىنى سەزگەن، لېكىن ئۇ قان ئۇنىڭ ئىچكىرى جىنسىي ئەزاسىدىن ئۇنىڭ تاشقىرى جىنسىي ئەزاسىغا چىقمىغان بولسا، كۈچلۈك رىۋايەتكە ئاساسەن ئۇ قان ھەيز قېنى ھېساپلانمايدۇ.

4)ئەگەر بىر ئايالنىڭ ئىچكىرى جىنسىي ئەزاسىغا قويغان لاتىدا قاننىڭ ئەسىرى كۆرۈلگەن بولسا، ئۇ ھەيز قېنى ھېساپلىنىدۇ.

5)كۆپ ئۇچرايدىغان بىر مەسىلە شۇكى بىر ئايال ئۇخلىغاندا پاك ھالەتتە ئۇخلىغان، ئويغانغاندا ئۆزىدىن قان كېلىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن بولسا، ئۇنىڭ ئويغانغان ۋاقتىدىن باشلاپ ھەيز كۆرگەنلىكىگە ھۆكۈم قىلىنىدۇ.

6)ئەگەر بىر ئايال ئۇخلىغاندا ھەيزدار ھالەتتە ئۇخلىغان، ئويغانغاندا پاك ھالەتتە قوپقان بولسا، ئۇنىڭ ھەيزدىن پاك بولغانلىقىغا ئۇخلاشنى باشلىغان ۋاقتتىن تارتىپ ھۆكۈم قىلىنىدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن ئۇنىڭغا ئۇنىڭ ئۇخلىغان چاغلىرىدا ئوقۇماي ۋاقىتلىرىنى ئۆتكۈزىۋاتقان ھەممە نامازلىرىنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىمدۇر.

## 285.سۇئال: پاكلىق ھالىتى

پاكلىق ھالىتى بولسا، قاننىڭ كەلمەي ئۈزۈلۈپ قالغان مۇددىتىنى كۆرسىتىدۇ. پاكلىق ھالىتى ياكى ھەقىقەتەن بولىدۇ ياكى ھۆكمەن بولىدۇ. پاكلىقنىڭ ھەقىقەتەن بولۇشى قاننىڭ پەقەت ئۈزۈلۈپ قېلىشىدۇر. ئەمما ئۇنىڭ ھۆكمەن بولۇشى ھەيز مۇددىتىنىڭ ئەڭ ئۇزۇن مۇددىتى بولغان ئون كۈن توشقاندىن كېيىن قاننىڭ كەلگەن مەزگىلىدۇر.

## 286.سۇئال: ھەيزگە ئالاقىدار ھۆكۈملەر

ئايال كىشىدىن كېلىدىغان قان ھەيز قېنى، نىفاس ۋە نورمالسىز ھەيز قېنى قاتارلىقلاردىن ئىبارەت ئۈچ قىسىم بولىدۇ. ھەيز بىلەن نىفاسنىڭ ھۆكۈملىرى ئوخشاشتۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. ناماز ئوقۇشنىڭ ھاراملىقى. ئايال كىشى ھەيز كۆرىۋاتقان ياكى نىفاسلىق ئىچىدە تۇرىۋاتقان چاغدا، ئۇنىڭغا مەيلى پەرز ناماز بولسۇن مەيلى ۋاجىپ ناماز بولسۇن مەيلى سۈننەت ناماز بولسۇن مەيلى نەپلە ناماز بولسۇن ھەر قانداق بىر نامازنى ئوقۇش ھارامدۇر. يەنە ئۇنىڭغا مەيلى تىلاۋەت سەجدىسىگە ئوخشاش ۋاجىپ سەجدە بولسۇن ياكى ئاللاھ تائالانىڭ نېمەتلىرىگە شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن قىلىنىدىغان سەجدىسىگە ئوخشاش ۋاجىپ بولمىغان سەجدە بولسۇن، ھەر قانداق بىرەر سەجدىنى قىلىش ھارامدۇر. ئۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى ئوقۇشقا بۇيرۇلمايدۇ.

2. روزا تۇتۇشنىڭ ھارام بولۇشى. ھەيزدار ئاياللارغا روزا تۇتۇشنىڭ ھارام قىلىنىشى ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلارغا قىلغان بىر رەھمىتىدۇر. چۈنكى ھەيز، ئايال كىشىنى ئاجىزلاشتۇرۇۋېتىدۇ. روزا قاننى ئازلاشتۇرۇۋېتىدۇ. ھەر ئىككى ئىش ئايال كىشىگە بىرلا ۋاقىتتا كەلمىسۇن، دەپ ئاللاھ تائالا ئاياللارغا يەڭگىللىك ئاتا قىلىپ ھەيز ۋە نىفاس ۋاقتىدا روزا تۇتۇشنى ئۇلارغا ھارام قىلدى. ھەيزدار ئايالغا روزا تۇتۇش روزا مەيلى پەرز روزا بولسۇن ياكى نەپلە روزا بولسۇن ھارامدۇر. ئەگەر بىر ئايال روزا تۇتقان ۋە كۈن كىرىپ كېتىشتىن ئازراق بۇرۇن ئۇنىڭدىن قان كەلگەن بولسا، ئۇ كۈننىڭ روزىسى پۈتۈنلەي بۇزۇلۇپ كېتىدۇ ۋە كېيىن ئۇنىڭغا مەيلى ئۇ، پەرز روزا بولسۇن ياكى نەپلە روزا بولسۇن قازاسىنى قىلىش پەرز بولىدۇ.

3. قۇرئان كەرىمنى ئوقۇشنىڭ ھاراملىقى. ھەيزدار ئايال تاكى ھەيزى توختاپ يۇيۇنۇپ پاك بولغىچە ئۇنىڭغا قۇرئاننى ئوقۇش ھەتتا ئاددىيسى بىر ئايەتنىڭ بىر قىسمى بولسىمۇ ئوقۇش ھارامدۇر.

4. تولۇق بىر ئايەت يېزىلغان نەرسىنى تۇتۇشنىڭ ھاراملىقى. قۇرئان ئايىتى مەيلى تاختىغا ياكى پۇلغا ياكى تامغا يېزىلغان بولسۇن، ھەيزدار ئايالنىڭ تولۇق بىر ئايەت يېزىلغان نەرسىنى تۇتىشى ھارامدۇر. ئەگەر ئايەت، قۇرئاندىن باشقا بىرەر نەرسىگە يېزىلغان بولسا، پەقەت ئۇ ئايەتنىلا تۇتۇش ھارامدۇر. ئەمما قۇرئاننىڭ مەيلى ئۇنىڭ مۇقاۋىسى بولسۇن ياكى ئۇنىڭ ئايەت يېزىلمىغان ئاق يېرى بولسۇن كىچىككىنە يېرىنى تۇتۇشمۇ ھارامدۇر.

5. مەسجىدكە كىرىشنىڭ ھاراملىقى. يىرتقۇچ ھايۋانلاردىن، بۇلاڭچىلاردىن، قاتتىق سوغۇق ۋە قاتتىق ئۇسسۇزلۇقتىن قورققانغا ئوخشاش مەسجىدكە كىرىشكە قاتتىق زۆرۈر بولۇپ قالغان ھالەتلەردىن باشقا چاغدا، ھەيزدار ئايالنىڭ مەسجىدكە كىرىشى ۋە مەسجىدتە تۇرۇپ قالمىسىمۇ بۇ ئىشكتىن كىرىپ ئۇ ئىشكتىن چىقىپ كېتىشى ھارامدۇر.

6. كەبىنى تاۋاپ قىلىشنىڭ ھاراملىقى. ھەيزدار ئايالنىڭ كەبىنى تاۋاپ قىلىشى ھارامدۇر ئەگەر ئايال كىشى ھەج قىلىدىغان چاغدا ھەيز كۆرۈپ قالسا، كەبىنى تاۋاپ قىلىشتىن باشقا ھەجنىڭ بارلىق پائالىيەتلىرىنى قىلىدۇ. تاۋاپنى تاكى ھەيز توختاپ يۇيۇنۇپ ھەيزدىن پاك بولغىچە قىلمايدۇ.

7. جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنىڭ ھاراملىقى. ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت

ئۆتكۈزۈش ۋە كىندىكى بىلەن تىزىنىڭ ئارىلىقىدىكى يەرگە بىر نەرسە قويۇۋالماي ئۇ يەردىن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىسىمۇ باشقا ئىشلار ئارقىلىق ھۇزۇرلىنىش هارامدۇر. ئەگەر ھەيزدار ئايال ئېرىنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش تەلىۋىنى رەت قىلماي ئۇنىڭغا قوشۇلغان بولسا، ئۇمۇ ئەر بىلەن بىللە گۇناھكار بولىدۇ ۋە ھەرئىككىسىگە تەۋبە قىلىش ۋە ئىستىغپار ئېيتىش لازىمدۇر. ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى هالال دەپ قارىغان ئادەمنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقى ھەققىدە ئىككى خىل كۆز قاراش باردۇر. بىرىنچى كۆز قاراش كۆپ قىسىم ئالىملارنىڭ كۆز قارىشى بولۇپ بۇ قاراش ھەيزدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى هالال دەپ قارىغان ئادەم كاپىر ھېساپلىنىدۇ. ئىككىنچى خىل كۆز قاراش بويىچە ئالىملار ئارىسىدا بۇ مەسىلىدە ئىختىلاپ بار.

8. قان توختىغاندا يۇيۇنۇشنىڭ پەرز بولىدىغانلىقى. ھەيزدار ئايالنىڭ ھەيزى توختىغاندا يۇيۇنىشى پەرزدۇر. ئەگەر ئۇ ئايال تەيەممۇم قىلىشنى دۇرۇس قىلىدىغان بىرەر سەۋەب بىلەن يۇيۇنۇشقا قادىر بولالمىسا، تەيەممۇم قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئايالدىن تەيەممۇم قىلىشنى دۇرۇس قىلىدىغان سەۋەب كۆتۈرۈلۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا يۇيۇنۇش پەرز بولىدۇ. ھەيزدىن يۇيۇنۇش ئۇسۇلى جۇنۇپلۇقتىن يۇيۇنۇش ئۇسۇلىغا ئوخشاشتۇر.

### 287.سۇئال:نىفاس توغرىسىدا

نىفاسنىڭ مەنا جەھەتتىكى ئۇقۇمى بالا توغۇش دېگەنلىك بولىدۇ. نىفاسنىڭ ئەڭ ئاز مۇددىتىنىڭ قانچە كۈن بولىدىغانلىقىنىڭ بىر مىقدارى يوقتۇر چۈنكى، بەزى ئاياللار تۇغۇدۇيۇ، لېكىن تۇغۇتنىڭ ئارقىسىدىن ئۇنىڭدىن ھېچ نەرسە چىقمايدۇ. نىفاسنىڭ ئەڭ كۆپ مىقدارى بولسا 40 كۈندۇر.

## ئالتىنچى باپ. ھۆكمى پاكىزلىقنىڭ بايانى

### 288.سۇئال: ھۆكمى پاكىزلىقنىڭ يولغا قويۇلۇشى

ئىسلام دىنى، پاكىزلىققا ناھايىتى ئەھمىيەت بېرىدىغان، ئاسانچىلىق ئېلىپ كېلىدىغان ۋە يولغا قويغان ھۆكۈملىرى ھەممە يەرگە ئۇيغۇن كېلىدىغان دىن بولۇپ، ھۆكمى پاكىزلىقنىمۇ يولغا قويدى. بۇ، ئىسلام دىنىنىڭ ئىنسانىنىڭ ھەممە ھالەتلىرىدە پاك پاكىز بولىشىغا قاتتىق ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنى كۆرسۈتۈپ بېرىدۇ. ئىنسان، دىلىدا، سىزىملىرىدا ۋە ئادەتلىرىدە، پاكىزلىقنىڭ روھى ۋە بەدەن پاكىزلىققا بولغان ئىنتىلىشىنىڭ داۋام قېلىشى ئۈچۈن، ھەقىقىي پاكىزلىقنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئاجىز كەلگەن هامان ھۆكمى پاكىزلىققا ئېسىلىشى لازىمدۇر. ئىنسان ھەقىقىي پاكىزلىقنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ئاجىز كېلىدىغان ئەھۋاللار بەزىدە ئۇزۇن مۇددەتكىچە داۋام قىلىشىمۇ مۇمكىن. ھۆكمىي پاكىزلىق بولسا، تەيەممۇم قىلىش، تېڭىققا مەسھى قىلىش ۋە ئاياققا مەسھى قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

### 289.سۇئال: تەيەممۇم ئۇقۇمى

تەيەممۇم، لۇغەتتە قەسد قىلىش ياكى نىيەت قىلىش دېگەن بولۇپ، ئايەتتە ئۆتكەن "پىيد" كەلىمىسى بولسا تۇپراق بىلەن ئېلىنغان تاھارەت دېگەن بولىدۇ. پاكلىق بولسا مۇسۇلمانىنىڭ پاك بولىشىدۇر. لېكىن مەقسەت (ئاللاھ ئەڭ ياخشى بىلىدۇ) ھېچقاچان نامازنى تەرك قىلماسلىق ۋە بۇنىڭ نەتىجىسىدە ناماز ئوقۇماسلىققا كۆنۈپ قالماسلىق ۋە ئۇنى ئادا قىلماقچى بولغىنىدا ھورۇنلۇق

قىلىدىغان بولۇپ قالماسلىق ئۈچۈن تاھارەت ۋە غۇسلىنىڭ ئورنىنى باسالايدىغان بىر ئىشنى قىلىشتۇر. شۇ ئارقىلىق جانابى ئاللاھ بىزگە نامازنىڭ قانچىلىك ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىۋاتىدۇ. شۇڭا سۇ تاپالمىغان ۋە كېسەل بولۇپ قالغان ھالەتتىمۇ نامازلىرىمىزنى ئوقۇشىمىز ۋە ئادا قىلغاندىمۇ تەلەپكە لايىق ئادا قىلىشىمىز كېرەك.

## 290.سۇئال: تەيەممۇمنىڭ قانداق قىلىنىدىغانلىقى

سۇ تاپالماي سىزگە تەيەممۇم قىلىش پەرز بولۇپ قالغاندا، ساس ۋە قۇمغا ئوخشاش پاك تۇپراق ئىزدەڭ، ئاۋۋال ئىچىڭىزدە تەيەممۇمغا نىيەت قىلىڭ ئاندىن "بسم الله الرحمن الرحيم "دەڭ ئاندىن بارماقلىرىڭىزنى تۈز تۇتۇپ، ئالقىنىڭىزنى ئاچقان ھالدا ئالقىنىڭىز نى تۇپىغا قويۇڭ. ئىككى ئالقىنىڭىزنى تۇپراققا سۈرتكەندىن كېيىن، ئۇلارنى كۆرۈپ يۇقۇپ قالغان توپىلارنى پۈدىۋېتىڭ، ئاندىن ئىككى ئالقىنىڭىز بىلەن يۈزىڭىزنى ۋە ئىككى ئالقىنىڭىزنىڭ تاشقى تەرىپى بىلەن قولىڭىزغا جەينىكىڭىز بىلەن قوشۇپ مەسھى قىلىڭ. مانا بۇنىڭ بىلەن نامازنى ئادا قىلسىڭىز بولىدۇ، چۈنكى بۇنىڭ بىلەن تاھارەت ئالغاندەك بولىسىز.

ئەگەر سىز جۇنۇب بولۇپ قېلىپ سۇ تاپالمىغان بولسىڭىز يۇقىرىدىكىگە ئوخشاشلا تەيەممۇم قىلىسىز. بۇ تەيەممۇم سىزدىن جىنابەتنى كۆتىرىۋېتىپ تاھارەتنىڭ خىزمىتىنى ئادا قىلىدۇ. سۇ تاپالمىغان كېيىشنىڭ تەيەممۇم قىلىشى بولسا ئىچىڭىزدە جىنابەتنىڭ كۆتىرىلىپ كېتىشىنى نىيەت قىلىسىز ۋە تەيەممۇم قىلغاندا بىسمىللاھ... دەيسىز.

## 291.سۇئال: تەيەممومنىڭ ھۆكمى

تەيەممۇمنىڭ ھۆكمى بولسا تاھارەتنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوخشاش بولۇپ، پەقەت ئوخشمايدىغان تەرىپى بولسا، سۇ تېپىلغاندا بۇزۇلۇپ كېتىشىدۇر. تاھارەتكە ئوخشاشلا سۇنۇپ كەتكۈچىلىك ۋە ياكى سۇ تېپىلغۇچىلىك بىر تەيەممۇم بىلەن خالىغىنىڭىزچە پەرز ۋە نەپلى ناماز ئوقۇسىڭىز بولىدۇ. بەزى مەزھەب ئىماملىرىنىڭمۇ دېگىنىگە ئوخشاش (ئاللاھ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن) بىر قېتىم يۈز ئۈچۈن، يەنە بىر قېتىم قول ئۈچۈن تۇپراققا قولنى ئۇرۇش ئارقىلىق، تەيەممۇم قىلىش ئەڭ توغرىسىدۇر.

## 292.سۇئال: تەيەممۇمنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

بىرىنچى شەرت، نىيەت قىلىشتۇر. نىيەتنى ئالقانلىرىنى تۇپراققا ئۇرغاندا ياكى قولغا يۇققان توپا بىلەن قوللارنى سىلاشقا باشلىغاندا قىلىش.

ئىككىنچى شەرت، تەيەممۇم قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغان سەۋەبلەرنىڭ بولۇشى.

ئۈچىنچى شەرىت : تەيەممۇمنى پاك تۇپراق بىلەن قىلىش. پاك تۇپراق زېمىن جىنسىدىن بولغان ھەممە نەرسىنى ئۆز ئۈچىگە ئالىدۇ. شۇنىڭغا ئاساسەن تۇپىغا، قۇمغا ۋە تاشنىڭ ھەممە تۈرلىرىگە ئوخشاش زېمىن جىنسىدىن بولغان ھەممە نەرسىلەر بىلەن تەيەممۇم قىلىش توغرا بولىدۇ. تەيەممۇمنى پاك تۇپراق بىلەن قىلىش شەرتى زېمىندىن قولغا توپا يۇقمىسىمۇ قولنى زېمىنغا شۇنداق تەككۈزۈش بىلەنلا ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. مەسىلەن قولنى سىلىق تاشنىڭ ئۈستىدە قويغان ۋە قولغا توپا يوقمىغان بولسىمۇ ئۇنىڭ قىلغان تەيەممۇمى توغرا بولىدۇ.

تۆتىنچى شەرت ، يۈزىنى ۋە ئىككى قولنى جەينەكلىرىگىچە ياخشى سىلاشتۇر.

## 293.سۇئال: تەيەممۇم قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغان سەۋەبلەر

1. سۇ تاپالماسلىق. سۇ تېپىلمىغاندا قىلىنغان تەيەممۇم توغرا بولىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم

جۇنۇپ بولۇپ قالغان ۋە قىشىدا يۇيۇنۇشقا ئەمەس، پەقەت تاھارەت ئېلىشقا يېتىدىغان سۇ بولغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇ ئادەم تەيەممۇم قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭغا سۇ بىلەن كىچىك تاھارەت ئېلىش لازىم ئەمەستۇر.

2. سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كېلىش. سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كېلىش كېسەل ياكى قاتتىق سوغۇق، ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىرەر ئىشنىڭ سەۋەبى بىلەن بولىدۇ. كېسەل سەۋەبى بىلەن سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كىلىش. سۇ ئىشلەتكەنلىكى ياكى تاھارەت ئېلىش ياكى يۇيۇنۇش ئۈچۈن ھەرىكەت قىلغانلىق سەۋەبى بىلەن كېسىلى ئېغىرلىشىپ قالىدىغان ياكى ساقىيىشى كېچىكىپ قالىدىغان كېسەل ئادەم بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ بۇ ھالەتتە تەيەممۇم قىلىشى توغرا بولىدۇ. ئەگەر بەدىنىنىڭ ھەممە يېرى جاراھەتلەنگەن بولۇپ سۇ زىيان قىلىدىغان ئۇ ئادەم بۇ ھالەتتە يۇيۇنۇشقا توغرا كېلىپ قالسا تەيەممۇم قىلىدۇ. قاتتىق سوغۇقنىڭ سەۋەبى بىلەن سۇنى ئىشلىتەلمىگەن ئادەم. بىر ئادەم مەيلى سەپەر ئۈستىدە بولسۇن ياكى سەپەر ئۈستىدە بولمىسۇن ئەگەر سۇ بىلەن تاھارەت ئالسا ياكى يۇيۇنسا سوغۇقتىن ئۆلۈپ قېلىشىدىن ياكى كېسەل بولۇپ قېلىشىدىن قورققان ۋە سۇنى ئىسسىتقۇدەك بىر نەرسە تاپالمىغان ياكى مۇنچىغا بەرگىدەك پۇل تاپالمىغان بولسا، ئۇنىڭ تەيەممۇم قىلىشى توغرا بولىدۇ.

**294.سۇئال: تەيەممۇم بىلەن ئوقۇلغان نامازنىڭ ھۆكمى**

ئەگەر بىر ئادەمنىڭ قورقۇنچىسى، بىر ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا تەھدىد سالغىنىغا ئوخشاش ئىنسان تەرىپىدىن كەلگەن بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ تەيەممۇم قىلىپ ناماز ئوقۇشى توغرىدۇر، لېكىن تەيەممۇم بىلەن ئوقۇغان نامازنى كېيىن قايتا ئوقۇش لازىمدۇر. ئەگەر بىر ئادەمنىڭ قورقۇنچىسى بىر ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا تەھدىد سېلىشى ئارقىلىق بولماي مەسىلەن يىرتقۇچ ھايۋاندىن قورققىنىغا ئوخشاش تەبىئىي بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ تەيەممۇم قىلىپ ناماز ئوقۇشى توغرىدۇر ۋە ئۇنىڭ ئۇ نامازلارنى كېيىن قايتا ئوقۇشى لازىم ئەمەستۇر. چۈنكى، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ قورقۇنچىسى بەندىلەر تەرىپىدىن ئەمەس ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن كەلگەندۇر. ئەگەر نامازنى كېچىكتۈرمەي دەسلەپكى ۋاقتىدا تەيەممۇم قىلىپ ئوقۇۋاتقان ۋە نامازنىڭ ۋاقتى چىقىپ كېتىپ بولغىچە سۇ تاپقان بولسا، ئۇنىڭ ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇشى لازىم ئەمەستۇر چۈنكى، ئۇ نامازنى نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەندە ئۆزىدە تېپىلغان شارائىتى بويىچە ئوقۇدى.

**295.سۇئال: تەيەممۇمنىڭ سۈننەتلىرى**

1. تەيەممۇمنىڭ بېشىدا بىسمىللا دېيىش.

2. تەيەممۇمنى تەرتىپ بىلەن قىلىش.

3. ئارقىمۇ ـ ئارقا سىلاشتۇر. يەنى يۈزىنى سىلاپ بولغاندىن كېيىنلا قوللىرىنى سىلاشتۇر.

4. تەيەممۇم قىلماقچى بولغان تۇپراققا قولىنىڭ ئالقىنى بىلەن ئۇرۇشتۇر.

5. ئىككى ئالقاننى تەيەممۇم قىلماقچى بولغان يەرگە قويۇپ تۇرۇپ ئالدى كەينىگە ئازراق ھەرىكەتلەندۈرۈش.

6. چىرايىنى پاسكىنا قىلىۋېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن قوللىرىغا توپا كۆپ يۇقۇۋالغان بولسا، ئالقىنىنى يەرگە قاراتقان ھالدا بىرىنى يەنە بىرىگە ئۇرۇش بىلەن قوللىرىغا يۇقۇۋالغان توپىلارنى قېقىۋېتىش.

7. قوللىرىنى تۇپراققا ئۇرغان ۋاقتىدا بارماقلىرىنى يۇمۇۋالماي ئېچىپ تۇرۇش.

8. قوللىرىنى سىلاشقا كەلگەندە دەسلەپ ئوڭ قولىنى، ئاندىن سول قولىنى سىلاش.

### 296.سۇئال: تەيەممۇمنى بۇزىدىغان ئامىللار

1. تەيەممۇمنىڭ ئەسلىسى بولغان تاھارەتنى ۋە غۇسلىنى بۇزۇدىغان ئامىللار تەيەممۇمنىمۇ بۇزىدۇ. چۈنكى ئەسلىنى بۇزغان نەرسە ئۇرۇنباسارىنى ئەلۋەتتە بۇزىدۇ.

2. تەيەممۇم قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغان سەۋەبلەرنىڭ تۈگىشىدۇر. مەسىلەن بىر ئادەم جۇنۇپلۇقتىن يۇيۇنۇش ئۈچۈن سۇ تاپالماي تەيەممۇم قىلغاندىن كېيىن يۇيۇنغىلى يېتەرلىك سۇ تاپقان بولسا، ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى جۇنۇپلۇق ھالىتىگە قايتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا يۇيۇنۇش لازىم بولىدۇ. تەيەممۇم قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغان سەۋەبلەر تۈگەشتىن بۇرۇن تەيەممۇم بىلەن ئوقۇلغان نامازلار كېيىن قايتا ئوقۇلمايدۇ. ئەگەر ناماز ئوقۇۋاتقان چاغدا تەيەممۇم قىلىشقا ئېلىپ بارغان ئۇ سەۋەبلەر تۈگىگەن بولسا، تەيەممۇممۇ بۇزىلىدۇ ۋە ئوقۇۋاتقان ئۇ نامازمۇ بۇزىلىدۇ.

### 297.سۇئال: جۇنۇپ ئادەمنىڭ تەيەممۇمى توغرىسىدا

1. جۇنۇپ بولۇپ قالغان ئادەم پەقەت كىچىك تاھارەتكە يەتكىدەك سۇ تاپقان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ سۇ بىلەن كىچىك تاھارەت ئالماستىن تەيەممۇم قىلىدۇ.

2. جۇنۇپ بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن تەيەممۇم قىلغان بىر ئادەم ئۆزىنىڭ يۇيۇنىشىغا يېتەرلىك سۇنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ قالغان ھالەتتە ئۆتۈپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ سۇنى ئىشلىتىشتىن ئاجىز كەلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ جۇنۇپ بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن قىلغان ئىلگىرىكى تەيەممۇمى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

3. ئەگەر ئۇ ئادەم سۇنىڭ قېشىدىن ئويغاق ھالەتتە ئۆتكەن بولسا، تەيەممۇمى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

### 298.سۇئال: تېڭىقنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىشنىڭ ھۆكمى

مەيلى سۇنۇق يەرنى تاڭغان تېڭىق بولسۇن مەيلى جاراھەتلەرنى تاڭغان تېڭىق بولسۇن تېڭىقنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىش توغرا بولىدۇ. تېڭىقنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىش، ئەگەر ئۇنىڭ ئاستىدىكى يەرنى يۇيۇشقا ياكى ئۇ يەرنىڭ ئۆزىگە مەسھى قىلىشقا قادىر بولالمىغان تەقدىردە تېڭىقنىڭ ئاستىنى يۇغاننىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ.

### 299.سۇئال: تېڭىقنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىشتىكى ئەھۋاللار

1) ئەگەر تېڭىق كىچىك تاھارەتسىزلىك ياكى جۇنۇپلۇق ھالىتىدە تېڭىلغان بولسىمۇ ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلغىلى بولىدۇ.

2) ئەگەر تېڭىق جاراھەت ياكى سۇنۇق ساقىيىشتىن بۇرۇن چۈشۈپ كەتكەن بولسىمۇ ئۇ تېڭىقنىڭ تېڭىلىشىغا سەۋەب بولغان كېسەل تېخى ساقايمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۈستىگە قىلىنغان مەسھى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

3) ئەگەر تېڭىق جاراھەت ياكى سۇنۇق ساقايغاندىن كېيىن چۈشۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ ئۈستىگە قىلىنغان مەسھى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

4) ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ تاھارىتى بولسا، پەقەت تېڭىقنىڭ ئاستىنىلا يۇسا بولىدۇ.

5)تەندىكى ئاغرىقنىڭ ئۈستىگە چاپلايدىغان يېپىشقۇچىنىڭ ھۆكمىمۇ تېڭىقنىڭ ھۆكمىدىدۇر. ئەگەر ئۇ يېپىشقۇچنى ئېلىۋەتسە ئاغرىق كۈچىيىپ قالىدىغان ئىش بولسا، ئۇنىڭ ئۈستىگىلا

مەسھى قىلسا بولىدۇ.

6) ئەگەر ئۇ سويۇپ ئېلىۋېتىش قېيىن بولغان بىر يەرگە چاپلاشتۇرۇلغان بولسا، ئاغرىق ساقايغاندىن كېيىنمۇ ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىشقا بولىدۇ.

7) ئەگەر جاراھەتنىڭ ياكى پۇت قوللاردىكى يېرىقنىڭ ئۈستىگە دورا قويۇلغان ياكى چېپىلغان، ئۇ يەرنىڭ ئۈستىدىن سۇ ماڭدۇرۇۋېتىش مۇمكىن بولىدىغان بولسا، سۇ ماڭدۇرۇۋېتىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلىش مۇمكىن بولمىسا، ئۇنىڭ ئۈستىگە مەسھى قىلىدۇ. ئەگەر مەسھى قىلسا ئۇ يەر يامان بولۇپ قالىدىغان بولسا، ھەتتا مەسھىمۇ قىلمايدۇ.

8)تېڭىق ۋە ئۇنىڭ ئەتراپىدىكى يەرلەرگە مەسھى قىلىشنىڭ ھۆكمىدە، كىچىك تاھارەتسىز ئادەم ۋە چۈنۈپ بولۇپ قالغان ئادەم ئوخشاشتۇر.

9) مەسھى قىلىشنىڭ مۇئەييەن بىر مۇددىتى يوقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن تېڭىقنىڭ ياكى سۇنۇققا تاكى ئۇلار ساقايغانغا قەدەر مەسھى قىلغىلى بولىدۇ.

10) ھەر قېتىم تاھارەت ئالغاندا ياكى يۇيۇنغاندا ئۇنىڭ ئۈستىگە بىر قېتىم مەسھى قىلىدۇ.

11) تېڭىقنى ئالماشتۇرغاندا ياكى تېڭىقنىڭ ئۈستىگە باشقا بىر تېڭىق تاڭغاندا ئۇنىڭ ئۈستىگە قايتا يەنە بىر قېتىم مەسھى قىلىش لازىم ئەمەستۇر.

# تۆتىنچى بۆلۈم. ناماز

## بىرىنچى باپ. ناماز ئۇقۇمى ۋە نامازنىڭ پايدىسى

### 300.سۇئال: نامازنىڭ ھۆكمى

ناماز- ئىسلامنىڭ تۈگرۈكى ۋە دىنىنىڭ ئاساسى بولۇپ، ئۇنىڭغا سەل قاراشقا قەتئىي بولمايدۇ، تەرك قىلىشقا تېخىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى ئىسلامدا ناماز ئۇقۇمىغۇچىلار پاسىق ياكى كاپىر دېيىلىدۇ. شۇڭا «مەن مۇسۇلمان» دېگەن ھەر بىر كىشىنىڭ نامازنى قەتئىي تەرك قىلماسلىقى لازىم. ناماز ئوقۇپ كېلىۋاتقان ياكى يېڭىدىن ناماز باشلىماقچى بولغانلارنىڭ نامازنى توغرا - دۇرۇس ئوقۇشى تەلەپ قىلىنىدۇ.

### 301.سۇئال:ناماز ئۇقۇمى

ناماز مەخسۇس كەيپىياتلىرى ۋە بەدەننىڭ ھەرىكىتى بىلەن ئاللاھقا قىلىنىدىغان بەندىچىلىك بۇرچى. ناماز ئىماندىن قالسىلا ئەڭ مۇھىم ئىبادەتتۇر. نامازنىڭ (سالات) ئەسلى ئۇقۇمى "دۇئا" دېگەن بولۇپ، بەزى ھەرىكەتلىرىنىڭ نامى بىلەن "ناماز "دەپ ئاتالغان. چۈنكى نامازنىڭ بىر قىسمى دۇئادۇر. نامازنىڭ ئەسلى ئۇقۇمى "ئۇلۇغلاش "دېگەن بولۇپ، ئۇنىڭدا ئاللاھ ماختالغانلىقى ئۈچۈن مۇشۇ ئىسىم بىلەن ئاتالغانمۇ دېيىلىدۇ. ئىسلام دىنى نامازنى پەرز قىلىپ، رەھمەت پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۇنى بايان قىلغان ۋە ئۇنىڭغا ساھابىلەر، تابىئىنلەر ۋە باشقا دىنىي ئىماملار ئەگەشكەن.

### 302.سۇئال:نامازنىڭ ئىستىلاھ جەھەتتىكى مەنىسى

شۇنىڭ بىلەن ئىستىلاھ جەھەتتىن ناماز دېگەن ۋاقتىمىزدا: مەخسۇس سۆز ۋە ھەرىكەتلەر ئارقىلىق ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىغان ۋە ئۇنى ئۇلۇغلايدىغان، ئاللاھۇ ئەكبەر تەكبىرى بىلەن

باشلىنىپ، ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋەرەھمەتۇللاھ سالامى بىلەن تۈگەيدىغان، ئىسلام دىنى ئېلىپ كەلگەن نۇر ۋە كۆرسەتمىسگە بىنائەن بارلىق مۇسۇلمانلار مېڭىپ كەلگەن ئالاھىدە تەرتىپ ـ ئىنتىزام بىلەن ئوقۇلىدىغان بىر ئىبادەت كۆز ئالدىمىزغا كېلىدۇ.

شۇنىڭغا ئاساسەن نامازنىڭ دۇئا ۋە ئۇلۇغلاشتىن ئىبارەت لۇغەت مەنىسى ساقلىنىپ كەلدى. بىزنىڭ تەشەھھۇدتا ئوقۇيدىغان (ئەسسەلاتۇ لىللاھى) سۆزىنىڭ ئۇقۇمى بولسا، «ئاللاھ تائالا ئۇلۇغلىنىشقا لايىق بولۇپ، ئۇنىڭدىن باشقىسى ئۇلۇغلىنىشقا لايىق بولمايدىغان، دۇئالار پەقەتلا ئاللاھقا خاستۇر» دېگەن بولىدۇ.

## 303.سۇئال: نامازدىكى دۇرۇدنىڭ مەنىسى

نامازدا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا يوللايدىغان دۇرۇتلىرىمىزنىڭ مەنىسى بولسا، يەنى مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنى دۇنيادا ئۇنىڭ نامى ـ شەرىپىنى ئۈستۈن قىلىش، دەۋىتىنى غالىب قىلىش ۋە شەرىئىتىنى قىيامەتكىچە داۋاملاشتۇرۇش ئارقىلىق ئۇلۇغلىغىن. ئاخىرەتتە بولسا، ئۇنى ئۈممىتىگە شاپائەتچى قىلىش ۋە ئۇنىڭ ئەجرى ۋە ساۋابىنى ھەسسىلەپ بېرىش ئارقىلىق ئەزىز قىلغىن دېگەن بولىدۇ. يەنە دېيىلىدۇكى، ئۇنىڭ مەنىسى، ئاللاھ بىزنى ئۆزىنىڭ تاللىغان بەندىسى ۋە ئەلچىسىگە دۇرۇت (دۇئا) يوللاشقا بۇيرىسىمۇ بىز ئۇ ئەمرىنىڭ قەدرىگە يەتمىگەچكە ئۇنى ئاللاھقا ھاۋالە قىلىپ «ئى ئاللاھ! مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنى ئەزىز قىلغىن، چۈنكى مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامغا نېمىنىڭ لايىق بولۇپ ـ بولمايدىغانلىقىنى سەن ئەڭ ياخشى بىلىسەن» دېدۇق. «ئەسسالات» ئاللاھ تەرەپتىن پەيغەمبىرىگە خىتاب قىلىنسا رەھمەت، پەرىشتىلەردىن كەلسە ئىستىغپار، بىزدىن سادىر بولسا دۇئا ۋە كاتتىلاش دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ.

## 304.سۇئال: نامازدا دۇرۇدنىڭ بۇيرۇلىشى

جانابى ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ ھەقىقەتەن پەيغەمبىرىگە رەھمەت يوللايدۇ (يەنى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامغا رەھمەت قىلىدۇ، شەنىنى ئۇلۇغ قىلىدۇ، دەرىجىسىنى ئۈستۈن قىلىدۇ)، پەرىشتىلەرمۇ ھەقىقەتەن (پەيغەمبەرگە) مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، ئى مۆئمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇت ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار (چۈنكى رەسۇلۇللاھنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققى چوڭدۇر، ئۇ سىلەرنى گۇمراھلىقتىن ھىدايەتكە، زۇلمەتتىن يورۇقلۇققا چىقارغۇچىدۇر)». (ئەھزاب سۈرىسى 56 ـ ئايەت)

## 305.سۇئال: نامازكىملەرگە پەرز؟

ناماز ئەقىللىق، بالاغەتكە يەتكەن، ئەر ـ ئايال، مۇھەممەد ئەلەيهىسسالامنىڭ چاقىرىقى يېتىپ كەلگەن ۋە بەرپا قىلىشقا كۈچى يېتىدىغان، نىجاسەتتىن ۋە كىرقاتتىن پاكىز ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئوقۇشى لازىم كەلگەن پەرزى ئەيىندۇر.

## 306.سۇئال: ئۆسمۈرلەرگە نامازنىڭ بۇيرۇلىشى

ئۆسمۈر باللار بولسا، نامازنى سۆيگەن ھالدا چوڭ بولۇشى ۋە ئۇنى ئوقۇشقا ئادەتلىنىشى ئۈچۈن يەتتە ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇلىدۇ. ئەگەر 10 ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇغىلى ئۇنىمسا ۋە ناماز ئوقۇش توغرىسىدا ئاتا ئانىسىغا ۋە تەربىيىلىگۈچىنىڭ سۆزىگە قولاق سالمىسا يۇمشاقراق ئۇرۇش لازىم. ناماز توغرىسىدا قۇرئان كەرىمدە ناھايىتى كۆپ ئايەت نازىل بولغان بولۇپ، تۆۋەندىكىلەر ئۇلارنىڭ بىر قىسمىدۇر.

## 307.سۇئال:ناماز نامازنىڭ مەرتىۋىسى

1)ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ ئاغزىدا مەشھۇر بولغان ۋە ئۇنىڭ قەلبىگە ئورنىشىپ كەتكەن نەرسىلەرنىڭ بىرى ”ناماز دىننىڭ تۈۋرىكى “ئىكەنلىكى بولۇپ، ئەمەلىيەتتىمۇ شۇنداق. چۈنكى ناماز مۇسۇلمانلىق بىلەن كاپىرلىقنىڭ چەك چېگرىسىنى ئايرىيدىغان ئالاھىدە بىر چېگرا قىلىنغان بولۇپ، نامازنىڭ ئۈستۈن دەرىجىسىمۇ، ئۇنىڭ، پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ نەزىرىدىكى چوڭ ئەھمىيىتى تۈپەيلىدىنلا، ئۇنىڭغا بۇ سۈپەتنى بېرىپ، ئۇنى دىننىڭ تۈۋرۈكى ۋە دىننىڭ ئۈستۈن پەللىسى قىلغان.

2) ناماز قىيامەت كۈنى ئەڭ ئاۋۋال ھېساب ئېلىنىدىغان بىردىنبىر ئىبادەتتۇر. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن ئەڭ ئەۋۋەل تەكشۈرۈلىدىغىنى نامىزى بولۇپ، ئەگەر نامىزى قوبۇل بولسا، باشقا ئەمەللىرىمۇ قوبۇل بولىدۇ. ئەگەر نامىزى قوبۇل بولمىسا، باشقا ئەمەللىرىگە قاراپمۇ قويۇلمايدۇ. (مالىك: 420)

3 ) ناماز، دىن يوقالمايدىكەن قەتئى يوقالمايدىغان ئىبادەتتۇر. چۈنكى ناماز دىننىڭ شۇئارىدۇر.

4) ناماز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاخىرقى ۋەسىيىتىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاپات بولۇش ئالدىدا، سەكەراتتا تۇرۇپ « نامازنى تەرك ئەتمەڭلار، نامازنى تەرك ئەتمەڭلار ! » دەپ ۋەسىيەت قىلغان.

5) نامازنىڭ پەرز بولغانلىق قىسسىسىمۇ، نامازنىڭ نەقەدەر ئۇلۇغ ۋە مۇھىم ئىبادەت ئىكەنلىكىگە ئايرىم دەلىلدۇر. چۈنكى پۈتۈن ئىبادەتلەر زېمىندا پەرز قىلىنغان بولسا، بەش ۋاخ ناماز مىراج كېچىسى ئاللاھ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئاسمانغا ئېلىپ چىقىپ ئۇنىڭغا بىۋاستە ئەمر قىلىش ئارقىلىق ئاسماندا پەرز قىلىنغان.

## 308.سۇئال:ناماز نامازنىڭ پايدىلىرى

1.خۇشۇ ۋە خۇزۇ بىلەن ئوقۇلغان كامىل ناماز دىلنى يۇرۇتۇپ، روھنى پاكلايدۇ. كىشىگە بەندىچىلىكنىڭ ئەدەپ - قائىدىلىرىنى ۋە ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ دىلىغا ئاللاھنىڭ كاتتا ۋە بۈيۈكلۈكىنى ئورنىتىش ئارقىلىق بەندىگە جانابى ئاللاھ ئۈچۈن ئادا قىلىدىغان ۋەزىپىلىرىمىزنى قانداق ئادا قىلىدىغانلىقىمىزنى ئۆگىتىدۇ. يەنە نامازنىڭ ئىنساننى گۈزەل ئەخلاقتا ئىگە قىلىپ، ئۇنى راستچىللىق، ئامانەتكە رىئايە قىلىش، قانائەتچان بولۇش، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ھەلىم ۋە كۆيۈمچان بولۇش، كىچىك كۆڭۈل بولۇش، ئادىل بولۇش ۋە باشقىلارغا ياخشىلىق قىلىشقا ئوخشاش گۈزەل خىسلەتلەر بىلەن بېزەيدۇ. يەنە ناماز، ناماز ئوقۇغۇچىلارنى ئۈستۈن مەرتىۋىگە ئېرىشتۈرۈپ، ئۇنى يالغۇزلا ئاللاھقا يۈزلەندۈرۈرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن كىشى ئاللاھنى تېخىمۇ كۆپ ياد قىلىپ، ئۇنىڭدىن تېخىمۇ بەك قورقىدۇ. نەتىجىدە، ئۇنىڭ ھىممىتى ئالىي، نەپسى پاكىزە بولۇپ، گۇناھ - مەئسىيەتتىن يىراق تۇرۇپ، يالغانچىلىقتىن، خىيانەتتىن، يامانلىقتىن، ئالدامچىلىقتىن، قەھرى - غەزەپتىن ۋە مۇتەكەببىرلىكتىن ئۇزاق تۇرىدۇ. زۇلۇم، دۈشمەنلىك، پەسكەشلىك، پاسىقلىق ۋە ئاسىيلىقتىن ساقلىنىدۇ. دېمەك، بەندە ناماز ئارقىلىق جانابى ئاللاھنىڭ يۇقىرىدىكى ئايەتتە دېگەنلىرى ئەمەلىيلىشىدۇ.

2.ناماز دىلغا شىپادۇر. ناماز شەكىل ۋە روھتىن ئىبارەت بولۇپ، ئۇنىڭ شەكلى ئەزالارنىڭ ئىبادىتىدۇر، روھى بولسا، دىلنىڭ ئىبادىتىدۇر. يەنە ناماز ھەم جىسمانىي تەلىم - تەربىيە ھەمدە

روھي تەربىيە بولۇپ، ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ دىلىنى يورىتىدۇ، يۈزىنى ئىلاھىي نۇر بىلەن يورىتىدۇ. ناماز بىلەن ئۇنىڭ روھى كۆتۈرۈلىدۇ. شۇنىڭدەك، ناماز بەندە بىلەن پەرۋەردىگارى ئوتتۇرىسىدا بىر ئالاقە بولۇپ، ئۇنى كامىل تەلەپكە لايىق ئوقۇش ئىماننىڭ ئەڭ چوڭ ئالامىتى، دىنىي شۇئارلارنىڭ ئەڭ كاتتىسى ۋە سانسىزلىغان نېمەتلىرى تۈپەيلىدىن ئاللاھقا شۈكۈر قىلىشنى بىلدۈرۈدىغان ئەڭ روشەن نامايەندىدۇر. ناماز ئوقۇماسلىق بولسا، ئاللاھ بىلەن مۇناسىۋەتنىڭ ئۈزۈلىشى، ئۇنىڭ رەھمىتىدىن، نېمەت بۇلىقىدىن ۋە نۇرغۇنلىغان پەزلى ـ ئېھسانىدىن مەھرۇم قېلىش ۋە ئاللاھ تائالانىڭ پەزلى ـ ئېھسانى بىلەن ئۇنىڭ نېمەتلىرىگە كۆز يۇمغانلىقتۇر. تەلەپكە لايىق ئادا قىلىنغان ناماز، بىر قىسىم يۈرەك كېسەللىرىگە ۋە روھىي بىئاراملىقلارغا شىپالىق دورا بولۇپ، گۇناھ ـ مەئسىيەت قاراڭغۇلۇقلىرىنى يوق قىلغۇچى نۇردۇر.

3.نامازدىكى بىرلىك باراۋەرلىك. نامازدا ئادالەت ۋە تەڭ ـ باراۋەرلىك نامايەن بولىدۇ. مۆئەززىن ھەيىيەئەلەل فەلەھ (يەنى نامازغا كېلىڭلار) دەپ نىدا قىلغىنىدا ئۇ، باي ـ كەمبەغەل، چوڭ ـ كىچىك، رىياسەتچى ۋە خىزمەتچىلەردىن تەركىب تاپقان، ناماز پەرز بولغان كىشىلەرنىڭ ئىچىدىن ئەزاننى ئاڭلىغان كىشىلەرنىڭ ھەممىسىنى نامازغا چاقىرىدۇ. توپلانغان ۋاقىتلىرىدا بولسا، بىر سەپتە تۇرىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ھېچقانداق بىر ئايرىمچىلىق ۋە ئالاھىدىلىك بولمايدۇ. چۈنكى ھەممىسى تۆۋەندىكى ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان رەۋىشتە ئاللاھنى ياد قىلىش ۋە ئاللاھنىڭ ئۆيلىرىنىڭ بىرىدە ئۇنىڭغا باش ئېگىش ئۈچۈن بىر يەرگە توپلانغاندۇر.

4.ناماز گۇناھلارنى ئۆچۈرىدۇ. كامىل تاھارەت ئېلىپ خۇشۇ بىلەن ئوقۇلغان ھەر قانداق ناماز ئىنساندىن ئۆتكەن تۈرلۈك خاتالىقلارنى ئۆچۈرۈپ گۇناھلىرىنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشىغا سەۋەپ بولىدۇ. دوزاختىن قۇتۇلدۇرۇپ جەننەتكە باشلايدۇ.

5. ناماز ئىنساننى گۇناھ ۋە يامان ئىشلاردىن ساقلايدۇ. چۈنكى ناماز ئوقۇغان كىشى كۈندە بەش قېتىم ئاللاھ تائالانىڭ ھوزورىغا يۈزلىنىپ ، ئۇنىڭغا ئەھدىسىنى يېڭىلاپ تۇرغان ئىكەن ، ئاللاھ تائالا ئۇ كىشىنى ئۆز ھىمايىسىگە ئالىدۇ. ئۇنىڭغا ياخشى ئىشلارنىڭ يوللىرىنى ئوڭايلاشتۇرۇپ، يامان ئىشلاردىن ئۇزاقلاشتۇرىدۇ. نەتىجىدە ئۇنىڭغا شەيتان زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ.

6.ناماز پاكىزلىق ۋە گۈزەللىككە يېتەكلەيدۇ. ناماز ئىنساننى پەقەت كىبىر، غەپلەت، مەغرۇرلۇق قاتارلىق مەنىۋى ئىللەتلەردىن تازىلاپلا قالماستىن يەنە ئىنسان بەدىنى ۋە كىيىملىرىنى پاسكىنىلىقلاردىن كىرلاردىن ، يىقىمسىز ھىدلاردىن پاكلايدىغان چوڭ تازىلىنىشتۇر.

7.ناماز ئىنساننىڭ سەۋرچانلىقى ۋە چىدامچانلىقىنى ئاشۇرىدۇ. دۇنيانىڭ مۇسىبەتلىرى ۋە قىيىنچىلىقلىرى ئۈچۈن ناماز ئارقىلىق تەسەللى بېرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئى مۆئمىنلەر! سەۋر ئارقىلىق ۋە ناماز ئارقىلىق ياردەم تىلەڭلار. اللّٰہ ھەقىقەتەن سەۋر قىلغۇچىلار بىلەن بىللىدۇر [سۈرە بەقەر 153ـ ئايەت].

## 309.سۇئال: نامازنى تەرك ئەتكۈچىلەرنىڭ ھۆكمى

ئاللاھۇ سۇبھانەھۇ ۋەتەئەلا نامازنى يولغا قويىدى ۋە ئۇنى ئىسلامنىڭ مۇنارى ۋە دىنىنىڭ تۈۋرىكى قىلدى. ناماز جانابى ئاللاھ ئەڭ ئاۋۋال پەرز قىلغان بىر ئىبادەت بولۇپ، مىئراج كېچىسى پەرز قىلىنغان. نامازنىڭ ئىنتايىن ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭ ئاللاھنىڭ نەزىرىدىكى مەرتىۋىسىنىڭ ناھايىتى كاتتىلىقى تۈپەيلىدىن جانابى ئاللاھ ئۇنى ئەلچىسىگە بىۋاستە ئۇقتۇرغان

بولۇپ، ئۇنى تەرك قىلغۇچىنىڭ جازاسى توغرىسىدا قاتتىق ئىپادە قوللاندى ۋە ئۇلارنى كۇپۇر ۋە ئازغۇنلۇق دەرىجىسىگىچە ئېلىپ باردى.

شۇنىڭ ئۈچۈن كىمكى نامازدىن يىراقلاشسا، ئىسلامدىن يىراقلاشقان، پەرۋەردىگارىنىڭ غەزەپ نەپرىتىگە ئۇچرىغان، ئۆز دىنىنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلغان، ئۆزىنى ھالاكەت گىرداۋىغا ئېلىپ بارغان ۋە بۇ سەۋەبتىن باشقا ياخشى ئىشلىرىنىمۇ بىكارغا چىقارغان بولىدۇ. ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىنىڭ ھۆكمى بولسا، ئىنكار قىلغۇچىنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوپمۇ ئوخشاشتۇر. چۈنكى ئەگەر ئۇنى ئېتىراپ قىلغان بولسا، ئۇنىڭ مەزمۇنىغا ئاساسەن ئەمەل قىلىپ، بۇ ساماۋى ئەمرلەرگە ئىتائەت قىلغان بولاتتى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىز بىلەن كاپىرلارنىڭ ئارىسىدىكى پەرق نامازدۇر، كىمكى نامازنى تەرك ئەتسە (يەنى ئوقۇمىسا)، كاپىر بولىدۇ. (نەسائى: 463)

يۇقىرىقى ۋە باشقا ھەدىسلەرگە ئاساسلانغان ھالدا نامازنىڭ ئىسلامدىكى كاتتا مەرتىۋىسى تۈپەيلىدىن بىر قىسىم ساھابىلەر نامازنى تەرك قىلغۇچىنىڭ كاپىر بولىدىغانلىقى كۆز قارىشىدا بولۇپ، نۇرغۇنلىغان ئالىملارمۇ ئۇلارنىڭ بۇ كۆزقاراشلىرىغا قوشۇلغانلىقىنى ئىپادىلىگەن. شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئۇلاردىن باشقا بىر قىسىم ئالىملار نامازنىڭ پەرزلىكىنى ئىنكار قىلماستىن قەستەن نامازنى تەرك قىلغۇچىلارنىڭ گۇناھكار ـ پاسىق بولىدىغانلىقىنى سۆزلىگەن.

ئۆزلىرىنى بىز مۇسۇلمان، دەپ تونۇپ ئىسلامنىڭ رۇكنىلىرىنى ۋە پەرزلىرىنى ئادا قىلىش بىلەن مۇسۇلمان ئىكەنلىكىنى ئەمەلىيەتتە كۆرسەتمىگەنلەرنى شەرىئەت ھۆكمى بويىچە كاپىر ياكى پاسىق، دەپ ئاتاش ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. بىز قۇرئان كەرىمنى ئوقۇغان ۋاقتىمىزدا ناماز ئوقۇمىغۇچىلارنى گۇناھكار، شۇ گۇناھى بىلەن جەھەننەمگە كەتكۈچىلەر دېگەنلىكىنى كۆرىمىز.

## 310.سۇئال: ئاللاھنىڭ رەھمىتىنى ئۈمىد قىلىش

رەھىم ـ شەپقەتكە پەقەتلا ياخشى گۇمان قىلىش قاتارلىقلار ئارقىلىق ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئۇنىڭغا ئىمان كەلتۈرۈش بولسا بۇ ئىماننىڭ تەلۋىگە لايىق، ئۇنى تەستىقلايدىغان ئىشلاردۇر. ئىماننى قورۇق ئارزۇ بىلەن قولغا كەلتۈرگىلى بولمايدۇ. لېكىن ئۇنىڭغا (ئىنساننىڭ) نەپسىدە ئورۇن ئالىدىغان، مەھكەم ئورۇنلىشىدىغان ۋە ئۇنى ئەمەلىيەتتە ئىسپاتلايدىغان ئىشلار بىلەن ئېرىشكىلى بولىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۆۋەندىكى ئۈچ خىسلەتنى ئۆزىدە ئۆزلەشتۈرگەن كىشى ئىماننىڭ لەززىتىنى تېتىيدۇ: الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلىنى ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرۈش، باشقىلارنى پەقەت الله ئۈچۈنلا دوست تۇتۇش ۋە الله ئۇنى كۇپۇرلۇقتىن قۇتقۇزغاندىن كېيىن، كۇپۇرلۇققا قايتىشنى خۇددى ئوتقا تاشلىنىشنى يامان كۆرگەندەك يامان كۆرۈش. (مۇسلىم 43) ئۇنداق بولسا تەۋبىگە ئالدىراڭ، چۈنكى ئۇنىڭ دەرۋازىسى كىرگۈچىلەر ئۈچۈن ھەر ۋاقىت ئوچۇقتۇر. سىز ئاللاھقا ئالدىڭىزنىلا قىلسىڭىز ئاللاھ سىزگە ئالدىنى قىلىدۇ ۋە سىزگە كۈچلۈك، يېڭىلمەس بىر شەكىلدە ياردەم قىلىدۇ. دىنى ۋەزىپىلىرىڭىزنى ئادا قىلىڭ، ئاللاھقا قەتئىي ئىشەنگەن، قۇلچىلىق قىلغان ۋە سەجدە قىلغان ھالدا قىيامدا تورۇڭ، ئاللاھ سىزنىڭ گۇناھلىرىڭىزنى مەغپىرەت قىلىپ، خاتالىقلىرىڭىزنى ئۆچۈرىۋېتىدۇ. سىزنى ئۆزىنىڭ رەھمەت قانىتى ئاستىغا ئالىدۇ. سىز ئۈچۈن باغۇ بوستانلار ھازىرلاپ، سىزگە ئايۋان ـ سارايلار ياسايدۇ. مۇنكەر ئىشلاردىن ساقلاپ جانابى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدىغان نامازنى تەلەپكە لايىق

ئوقۇشقا ئالدىراش.

شۇنىڭدەك، نامازنىڭ ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان جانابى ئاللاھ ئۈچۈن خالىس ۋە ئۇنىڭدىن قورققان ھالدا ئوقۇلغان بىر ناماز بولۇشى ئۈچۈن قورۇق ئارزۇ ئارمان ئىگىلىرىگە ئوخشاش بولماڭ، چۈنكى نامازغا كېچىككىنە رىيا ئارىلىشىپ قالغان ھامان، ئوقۇغان نامىزىڭىز باتىل بولىدۇ. ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ جاپا ـ مۇشەققەتلىرىنى بىكارغا كەتكۈزىۋېتىدۇ.

## 311.سۇئال: قوبۇل بولمايدىغان ناماز

ئەسلىدە ناماز نەپسىنى پاكلاپ، ئەخلاقنى گۈزەللەشتۈرىدۇ. ناماز ئوقۇغۇچىنى ھەرخىل گۇناھتىن، يالغانچىلىقتىن توسۇپ، ئۇنى كىرلەردىن ۋە نىجاسەتتىن پاكلايدۇ. ئەگەر ناماز ئوقۇيدىغان، ئەمما بۇنىڭ بىلەن بىرگە ناھەقتىن كىشىلەرنىڭ مال ـ مۈلكىنى يەۋالىدىغان، كىشىلەرنىڭ ئۆز ـ ئارا مۇناسىۋىتىنى بوزۇشقا ئورۇنىدىغان ۋە دىنىنىڭ ئىسىل خىسلەتلىرىگە زىت ئىش ـ ھەرىكەتلەرنى قىلىدىغان، ھەتتا نامازنى ئىنسانلارنىڭ مەدھى ـ سانالىرىغا ئېرىشىش ۋاستىسى قىلىۋالغان، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئوقۇۋاتقان نامىزى بويرىغان ياخشى ئىشلارغا تۈپتىن زىت كېلىدىغان گۇناھ ـ مەئسىيەتلەرنى يۈگەن ۋە نامىزى ئۇنى گۇناھتىن توسۇپ قالالمىغان كىشلەرنى كۆرگىنىمىزدە شۇنى بىلىشىمىز كېرەككى، ئۇنىڭ نامىزى قوبۇل قىلىنمىغان باتىل بىر ناماز بولۇپ، ئۇنىڭ نامازلىرى كونا كىيىم توپلانغاندەك توپلىنىپ مەيلى ئۇ خالىسۇن ياكى خالىمىسۇن يۈزىگە تاشلىنىدۇ. نامازلىرى ئۇنىڭغا ھېچ پايدا بەرمەيدۇ. ئۇ نامازلار ئۇنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرماستىن، ئەكسىچە بۇ خىل نامازلار ئارقىلىق يىراقلىق ۋە زىياندىن باشقىسى كۆپەيمەيدۇ. بۇنىڭدىنمۇ يامىنى ئىسلام شەرىئىتى نامازغا ئەھمىيەت بەرمىگەن، تاھارەتنى كامىل ئالمىغان، خۇشۇ ۋە خۇزۇئىنى تولۇق قىلمىغان، رۇكۇسىنى ۋە سەجدىسىنى تەلەپكە لايىق (تەئدىل ئەركان بىلەن) قىلمىغان كىشىلەرنىڭ نامازلىرىنى يۈزىگە ئاتىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ كۆڭۈل بۆلمەسلىكى مۇشەققەت تارتمىغانلىقتىن دېرەك بېرىدۇ.

## 312.سۇئال: پاسىقلارنىڭ دەلىلى

بەزى كىشىلەرنى ناماز ئوقۇيلى دەپ چاقىرسىڭىز ئۇلار مۇنداق جاۋاب بېرىدۇ: "دىن نامازدا ئەمەس. مەسىلەن، نۇرغۇنلىغان كىشىلەر باركى ئۇلار ناماز ئوقۇيدۇ. ھالبۇكى ئۇلارنىڭ دىللىرى قاپ ـ قارا، نامازنىڭ تېشىدا قىلىدىغان ئىشى گۇناھتىنلا ئىبارەت، بىزنىڭ بولسا قەلبىمىز پاك، شۇنىڭدەك، بىز دىنىنى ياخشى كۆرىمىز ۋە ئۇنى ناماز ئوقۇيدىغانلاردىن بەكرەك ھۆرمەتلەيمىز ۋاھاكىزا... مانا بۇ ئۇلارنىڭ پىچەك دەلىللىرىدۇر. خۇددى نامازلىرى قوبۇل قىلىنمىغان ئاشۇ ئادەملەر بۇلارنىڭ نەزىرىدە دىنغا ۋە ئەينى ۋاقىتتا نامازغا قارشى دەلىلدۇر.

## 313.سۇئال: ئىسلام بىر پۈتۈن گەۋدە

بىلىڭلاركى، ئىسلام دىنى نامازدىنلا ئىبارەت بولمىغىنىدەك، دىلنىڭ پاكلىقىدىنلا ئىبارەتمۇ ئەمەس، بەلكى ئىسلام دىنى ھەم ناماز ھەم دىلنىڭ پاكلىقى ھەم مۇھەببەت ھەمدە ۋەدىگە ۋاپا قىلىش ھەم (ئاللاھ ئۈچۈن) قىيامدا تۇرۇش ھەمدە ئاللاھنى كۆرۈپ تورىۋاتقاندەك ئىبادەت قىلىشتۇر. ھەم سېخىلىق ھەم ھەج ھەم شاھادەت ئېيتىش ھەم زاكات ھەم ئىبادەت ھەم ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىش ھەمدە ھەممە ئىشلارنى خالىس ئالالاھ ئۈچۈن قىلىشتۇر. يەنە ئىسلام دىنى قوماندانلىق ھەم ئىبادەتتۇر ھەم قۇرئان كەرىم ھەم قېلىچنى قولغا ئېلىپ ئالالاھ يولىدا جىھاد قىلىش ھەم ئىماندۇر ھەم ئىلىم ھەمدە ئەمەلدۇر ھەم ھەلىم ھەم تەمكىنلىكتۇر ھەم جەننەت ھەم

جەھەننەمدۇر ھەم ئىتائەت ھەم ھۆرمەت ھەم جامائەت ھەم ئىنتىزامدۇر. ئىسلام ئايرىلماس بىر پۈتۈن گەۋدە بولۇپ، پارچىلىنىشنى قوبۇل قىلمايدۇ. كىشىنىڭ قۇرئاننىڭ بىر قىسمىغا ئىشىنىپ، يەنە بىر قىسمىغا ئىشەنمەسلىكى جائىز بولمايدۇ. ئۇ كىشى ھەم ئىشىنىشى ھەممە بۇ ئىماننى ئىسپاتلاش ئۈچۈن ھەممىگە ئەمەل قىلىشى كېرەك.

# ئىككىنچى باپ. نامازدىكى خۇشۇ

## 314.سۇئال:خۇشۇ دىگەن نىمە؟

خۇشۇ نامازدا تۇرغاندا ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە ھەيبىتىدىن ئەيمەنگەن، كۆڭۈلنى ناماز بىلەنلا مەشغۇل قىلغان ۋە پۈتۈن پىكىر خىيالىنى ئاللاھ تائالاغا بېغىشلىغان ھالدا ، كەمتەرلىك ۋە ھۇشيارلىق بىلەن تۇرۇش دىگەنلىكتۇر.

## 315.سۇئال: خۇشۇنىڭ ئورنى ۋە خۇشۇ ھاسىل قىلىش

خۇشۇنىڭ ئورنى قەلب. ئۇنىڭ مىۋىسى ئىنسان ئورگانلىرىدا كۆرۈلىدۇ. چۈنكى ئىنساننىڭ بارلىق ئورگانلىرى قەلبكە ئەگىشىدۇ. خۇشۇ شەنى ئۇلۇغ ، يوقۇلۇشى تىز، ھازىرقى زاماندا تېپىلىشى ئىنتايىن ئاز بولغان ھالەتتۇر. نامازدىكى خۇشۇ پەقەت ناماز ئۈچۈن كۆڭلىنى پۈتۈنلەي بېغىشلىغان كىشىگىلا ھاسىل بولىدۇ. شۇ ۋاقىتتىلا كۆڭۈل ناماز بىلەن ئارام تاپقان بولىدۇ ۋە نامازدىكى ھەقىقى ھوزۇر ھالاۋەتنى تېتىغىلى بولىدۇ.

## 316.سۇئال: خۇشۇنىڭ پەرىزلىكى

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: سەۋر قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (ﷲ تىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز ﷲ تىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن ﷲقا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر [سۈرە بەقەر 45-ئايەت]. بۇ ئايەتتە ئاللاھ تائالانىڭ ھەيبىتىدىن ئەيمەنگەن ھالدا خۇشۇ بىلەن تۇرمىغۇچىلارنى سۆكۈشنى تەقەززا قىلىدۇ. نامازدا خۇشۇنى تەرك ئەتكۈچىلەرنىڭ سۆكۈلگەنلىكى خۇشۇنىڭ پەرىز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

نامازنى خۇشۇ بىلەن ئوقۇش پەرزدۇر. خۇشۇ نامازنىڭ جېنىدۇر. ئۇنىڭدىن نىسۋىسىنى ئالالمىغان ناماز ئۆلۈك نامازدۇر. چۈنكى ھەركىمنىڭ نامازدىن ئالىدىغان نىسۋىسى پەقەت ئۇنىڭدا ئەقلى ئويغاق تۇرغان قىسمى بىلەنلا چەكلىنىدۇ. نامازغا بېرىلىدىغان ساۋاپمۇ خۇشۇغا قاراپ بولىدۇ. خۇشۇنى تەرك ئەتكەن كىشى بولسا ھېچ قانداق ساۋاپقا ئېرىشەلمەيدۇ.

## 317.سۇئال: خۇشۇنىڭ نامازدىكى ئەمەللىرى قايسى جەھەتلەردە بولىدۇ؟

**خۇشۇنىڭ نامازدىكى ئەمەللىرى ئەقىل، قەلب، ھىسسى ئەزالار ۋە تاشقى ئەزالارنىڭ ئەمەللىرى بىلەن بولىدۇ.**

## 318.سۇئال:ئەقىلنىڭ ئەمەللىرى

1.نامازدا ئەقىل ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى ئېتىراپ قىلغان ھالدا ، پۈتۈن خىيالىنى يىغىپ ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلۇغلىقىنى ئويلاپ تۇرىدۇ.

2. نامازدا ئەقىل بارلىق ھىممىتى ۋە كۈچىنى ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىدىكى بۇ ئۇلۇغ مۇلاقاتقا بېغىشلاپ تۇرىدۇ.

3. نامازدا ئەقىل ئاللاھتىن باشقا ھەممىدىن ئايرىلغان ھالدا كەمتەرلىك بىلەن تۇرىدۇ.

4. نامازدا ئەقىل دۇنيالىق ئىشلاردىن قەتئى قول ئۈزگەن ھالدا ، بىر ئاللاھقىلا قاراپ تۇرغاندەك

ھىس تۇيغۇ بىلەن ئەيمىنىپ تۇرىدۇ.

## 319.سۇئال: قەلبىنىڭ ئەمەللىرى

1.نامازدا قەلب ئاللاھقىلا بېغىشلانغان ھالدا ، ئۇنىڭ بىلەنلا بولىدۇ.

2. نامازدا قەلب ئاللاھ تائالانىڭ ھەيۋىتىدىن ئەيمەنگەن ھالدا تۇرىدۇ.

3. نامازدا قەلب ئاللاھ تائالاغا يېلىنىش ۋە يالۋۇرۇش بىلەن تۇرىدۇ.

4. نامازدا قەلب ئاللاھ تائالا بىلەن بىۋاستە مۇلاقاتتا بولۇپ تۇرىدۇ.

## 320.سۇئال: ھىسسى ئەزالارنىڭ ئەمەللىرى

1.نامازدا تىل ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلىش بىلەن مەشغۇل بولۇپ تۇرىدۇ.

2.نامازدا كۆز پۈتۈن ھەركەتلىرىنى يىغىپ ، سەجدە قىلىدىغان يەرگە تىكىلىپ دىققەت بىلەن تۇرىدۇ.

3. نامازدا قۇلاقلار نامازدىكى قىرائەتتىن باشقا بارلىق ئاۋازلارنى ئاڭلاشتىن گاس بولغان ھالدا تۇرىدۇ.

4. نامازدا ئىككى قول ئاللاھ تائالاغا ئەڭ ئالى ئىھتىرام بىلدۈرۈپ كىندىكنىڭ ئۈستىدە باغلىنىپ تۇرىدۇ.

## 321.سۇئال: تاشقى ئەزالارنىڭ ئەمەللىرى

1.نامازدا ئىككى پۇت ئاللاھ تائالانىڭ ھەر قانداق پەرمانىغا ھازىر ئىكەنلىكىنى ئىپادىلىگەن ھالدا تۈپ-تۈز ۋە راۋرۇس تۇرىدۇ.

2.نامازدا باش ئاللاھ تائالاغا چوڭقۇر ھۆرمەت بىلدۈرگەن ھالدا كەمتەرلىكتىن ساڭگىلاپ تۇرىدۇ. ئاندىن رۇكۇدا ئاللاھ تائالاغا تېخىمۇ چوڭقۇرراق ھۆرمەت بىلدۈرۈپ تۆۋەنگە ئېگىلىدۇ. ئاندىن سەجدىدە يەرگە تېگىش ئارقىلىق ئاللاھ تائالاغا بولغان قۇلچىلىقنى ۋايىغا يەتكۈزىدۇ.

3. نامازدا يۈز ئاللاھ تائالانىڭ مەنىۋى مۇلاقاتىغا يۈزلىنىپ تۇرىدۇ. سەجدىدە بولسا ئاللاھ تائالانى ئەڭ كۆرۈنەرلىك رەۋىشتە ئۇلۇغلاش ۋە ھەقىقى قۇلچىلىقنى ئىپادىلەش يۈزىسىدىن بۇ ھۆرمەتلىك يۈز يەرگە قويۇلىدۇ.

4. نامازدا رۇكۇ قىلغاندا بەل ئاللاھ تائالاغا ھۆرمەت بىلدۈرۈش يۈزىسىدىن ئېگىلىدۇ. بۇلاردىن باشقا ئىنساندىكى پۈتۈن ئورگانلارمۇ نامازدا ئاللاھ تائالاغا ئەڭ ئىتائەتچانلىق بىلەن تۇرۇپ يۇقىرقى ئەزالارغا ئىشتىراك قىلىدۇ.

## 322.سۇئال: نامازدا خۇشۇ ھاسىل قىلىشنىڭ چارىلىرى

1.نامازدا تۇرغان كىشى ئۆزىنىڭ نىمە دەۋاتقانلىقنى ۋە نىمە قىلىۋاتقانلىقىنى بىلىشى، خۇددى ئاللاھ تائالانى كۆرۈپ تۇرىۋاتقاندەك ياكى ئاللاھ مىنى كۆرۈپ تۇرىۋاتىدۇ دىگەندەك ھىس تۇيغۇ بىلەن ئاللاھقا مۇناجات قىلىش.

2.نامازدىكى رۇكۇ ۋە سەجدىلەر ئارىسىدىكى يۆتكىلىشلەرنى ئالدىرماي تەمكىنلىك بىلەن قىلىش.

3.نامازدا ئۆلۈمنى ياد ئېتىش. تەبىئىكى ئۆلۈش ئالدىدا ئەڭ ئاخىرقى قېتىملىق نامازنى ئوقۇغان ئادەم بۇ نامازنى چوقۇم ۋايىغا يەتكەن خۇشۇ بىلەن ئوقۇيدۇ.

4.نامازدىكى قىرائەت، دۇئا - تەسبىھلەرنى بىلىپ ئويلاپ ئوقۇش ۋە پىكىر يۈرگۈزۈش.

5. نامازدا ئوقۇلغان قۇرئان سۈرىسىنى ئايەت- ئايەت بويىچە ئوقۇش لازىم. چۈنكى پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى. ھەر بىر ئايەتنىڭ بېشىدا توختاش سۈننەتتۇر. گەرچە ئالدىنقى ئايەتنىڭ مەنىسى كېيىنكى ئايەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولسىمۇ، بۇ ئىككى ئايەت ئوتتۇرىسىدا توختاش ئەۋزەلدۇر. ھەر بىر ئايەتتىن كېيىن توختاپ ئوقۇش «خۇشۇئ» نىڭ ھاسىل بولىشى ئۈچۈن پايدىلىقتۇر.

6.قۇرئاندىكى ھەر بىر ھەرپنى دانە- دانە چىقىرىپ تەرتىل بىلەن ئوقۇش.

7.نامازدا ئاللاھ تائالا ماڭا سۆز قىلىۋاتىدۇ، دىگەن ھىس تۇيغۇ بىلەن تۇرۇش.

## 323.سۇئال: نامازدا ئوقۇلغان سۈرە پاتىھە گە ئاللاھ تائالانىڭ جاۋاپ قايتۇرىدىغانلىقى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: الله تائالا مۇنداق دەيدۇ: مەن نامازنى ئۆزۈم بىلەن بەندەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئىككىگە بۆلدۈم، بەندەم نېمىنى سورىسا، شۇ نەرسە بېرىلىدۇ. ئەگەر بەندەم: " ئەلھەمدۇ لىللاھى رەببىل ئالەمىين* (يەنى پۈتۈن ھەمدۇسانالار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بىر اللەقا خاستۇر) " دېسە، مەن: "بەندەم ماڭا ھەمدە ئېيتتى " دەيمەن. ئەگەر بەندەم: ئەرراھمانىر رەھىھىيم *(يەنى الله ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىبان دۇر)" دېسە، مەن: "بەندەم مېنى مەدھىيلىدى " دەيمەن. ئەگەر: مالىكى يەۋمىددىين* (يەنى قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر) " دېسە، مەن: "بەندەم مېنى ئۇلۇغلىدى ۋە ئىشلىرىنى ماڭا تاپشۇردى " دەيمەن. ئەگەر: ئىيياكە نەئبۇدۇ ۋەئىيياكە نەستەئىين* (يەنى ئى الله! بىز ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم تىلەيمىز) " دېسە، مەن: "بۇ مەن بىلەن بەندەمنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئىش، بەندەم نېمىنى سورىسا، شۇنى بېرىمەن " دەيمەن. ئەگەر بەندەم: ئىھدىنەس سىراتەل مۇستەقىيم سىراتەللەزىينە ئەنئەمتە ئەلەيھىيم غەيرىل مەغدۇبى ئەلەيھىيم ۋەلەددالىين* (ئى الله! بىزنى غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ ۋە ئازغانلارنىڭ يولىغا ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا باشلىغىن) " دېسە، مەن: "بەندەمنىڭ بۇ تىلىكى ھاسىلدۇر، بەندەم نېمىنى سورىسا، شۇ بېرىلىدۇ " دەيمەن. (مۇسلىم 395)

## 324.سۇئال: نامازنى خۇشۇ بىلەن ئادا قىلىشقا ياردەم بېرىدىغان ئىشلار

1. ﷲ تائالانىڭ ھەممىنىڭ پادىشاھى، ئاسمان-زېمىننى كونترول قىلغۇچى، پاك ۋە ھەممىدىن غالىپ، بۈيۈك قۇدرىتىنى ئەسلەش؛

2. ئۆزىڭىزنىڭ كەمچىللىكىڭىزنى، ئاجىزلىقىڭىزنى ۋە سىزنىڭ خۇشۇنى كامالەتكە يەتكۈزۈشكە ياردەم بېرىدىغان بۈيۈك ﷲقا نەقەدەر مۇھتاج ئىكەنلىكىڭىزنى ئەسلەش؛

3. دۇنيا ئەرزىمەس نەرسە بولۇپ مەنپەئەتلىرى چەكلىك، مەڭگۈلۈك ئاخىرەتكە مەنسۇپ بىز ﷲنىڭ ھوزۇرىغا قايتىدىغانلىقىمىزنى ئەسلەش؛

4.نامازنى ئادا قىلىشتا ئالدىرىماسلىق، ئالدىراڭغۇلۇق خۇشۇنى زايا قىلىدۇ، نامازنى ئالدىرماي، ئەستايىدىللىق بىلەن ئادا قىلىش ؛

5.نامازنى ئەۋۋەلقى ۋاختىدا ئادا قىلىش، تاھارەتنى كامىل ئېلىش؛

6. دىللارنى ئويغىتىدىغان سۈننەتلەرنى ئىخلاس بىلەن ئادا قىلىش؛

7. ناماز جەريانىدا ـ نامازدىن سىرتتىقى ـ ھەركەتلەرنى قىلماسلىق، شۇك تۇرۇش ئەستايىدىللىق بىلەن ئېلىپ بېرىش؛

8. ناماز ۋاختىدا بارلىق مەشغۇلاتلاردىن ساقلىنىش، ئەبۇ دەردا (اللّٰه ئۇ كىشىدىن رازى بولسۇن)كىشىنىڭ دەنالىقى ـ نامازغا كۆڭلى خاتىرجەم كىرىش ئۈچۈن، نامازغا كىرىشتىن بۇرۇن ئىشلىرىنى تۈگىتىشى كېرەك، دىگەن. بىز شەيتانىنىڭ ئازدۇرىشى ۋە ۋەسۋەسە قىلىشىدىن اللّٰهتىن پاناھ تىلەپ، نامازنى ئادا قىلىش جەريانىدا ئۆزىمىزنى دۇنيا ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل قىلماسلىقىمىز كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ئەستايىدىللىق بىلەن ناماز ئوقۇشىمىزغا ۋەسىيەت قىلغان.

9.تەسىرلىنىپ مۇلاھىزە بىلەن ناماز ئوقۇشقا تەسىر يەتكۈزىدىغان ئادەتلەر ۋە شەكىللۋازلىقتىن ساقلىنىش كېرەك. نامازدا ئوقۇۋاتقان ئايەت ۋە زىكىرلەرنىڭ مەزمۇنىنى ئويلاپ ئوقۇش، ئىلگىرىكى نامازلاردا ئوقۇلغان ئايەتلەردىن باشقا ئايەتلەرنى ئوقۇش، جەننەت ئەھلىدىن ئىبارەت بىز بىلەن زىكرى قىلىنىپ ئۆتىۋاتقان كىشىلەرنىڭ ھالىنى بىزنىڭ ھالىمىزغا سېلىشتۇرۇش لازىم.

10.شەرىئەت ئىلىملىرىنى كۆپ ئۆگىنىشكە تىرىشىش، اللّٰهنى تونۇشنى ۋە ياخشى كۆرۈشنى زىيادە قىلىش، اللّٰهنىڭ ئازابىدىن قورقۇپ، رەھمىتىدىن ئۈمىدۋار بولۇش، اللّٰهنىڭ ھۇزۇرىدىكى نەرسىلەرگە ئىشىنىش؛

11.بارلىق گۇناھلىرىدىن تەۋبە قىلىش، (يەنى اللّٰهنىڭ ھۇزۇرىغا قايتىش) تەۋبىنى قايتا ـ قايتا يېڭىلاش.

12.قۇرئان ئوقۇشنى كۆپ قىلىش، زىكىر ـ تەسبىھلەر بىلەن كۆپ شۇغۇللىنىش، ئۆلۈمنى كۆپ ئەسلەش ۋە رىيادىن ساقلىنىپ، ئۆزىدىن ـ ئۆزى كۆپ ھساپ ئېلىش كېرەك.

## 325.سۇئال: نامازدىكى خۇشۇنىڭ يوقۇلىشىغا ياكى ئاجىزلىشىشىغا سەۋەپ بولىدىغان ئىشلار

1.يانپونلارنى ئوچۇق قويۇپ نامازغا تۇرۇش. يانپونىنى ئوچۇق قويۇپ نامازغا كىرگەن ئادەم ئۆزىنىڭلا ئەمەس، جامائەتنىڭمۇ نامزدىكى خۇشۇسىنى يوقۇتۇپ ئازار يەتكۈزىدۇ.

2.كىشىنىڭ دىققىتىنى تارتىدىغان ياكى بۇزىدىغان تۇرلۇك بىزەك، نەقىشلەر كۆپ بولغان ئورۇنلار ۋە جايىنامازلاردا ناماز ئوقۇسا ۋە شۇنداق كىيىملەر بىلەن ناماز ئوقۇسا خۇشۇ يوقىلىدۇ ياكى ئاجىزلايدۇ.

3. تەرەت قىستىغاندا نامازغا تۇرۇش.

4. تائام تەييار بولغاندا نامازغا تۇرۇش.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنغان بىر ھەدىستە «مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: تاماق تەييار بولغاندا ۋە چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىستىغاندا، ناماز ئوقۇشقا بولمايدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان، دېدى.» دىيىلگەن. (مۇسلىم: 560)

5.ئۇيقۇسى ئېچىلمىغان، مۈگدىگەن ، چارچىغان ھالەتتە نامازغا تۇرۇش.

6.نامازدا تۇرۇپ سەجدە قىلىدىغان جاينى سۈرتۈش، تازىلاش ياكى تۈزلەش بىلەن مەشغۇل بولۇش.

7.نامازدا ئۇياق بۇياققا قاراش. نامازدا تۇرۇپ ئۇياق بۇياققا قارىغان ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ ھوزۇرىدىن يۈز ئۆرىگەن بولىدۇ. نامازدا تۇرۇپ كۆڭلىنى ئۇياق بۇياققا يۈگۈرتۈشمۇ مەنئى قىلىنىدۇ.

# ئۈچىنچى باپ. ئەزان ۋە تەكبىر

## 326.سۇئال: ئەزان

ئەزان ئالاھىدە سۆزلەر ئارقىلىق ناماز ۋاقتىنىڭ كىرگەنلىكىنى ئېلان قىلىش ۋە مۇسۇلمانلار جامائىتىنى دۇنيا ـ ئاخىرەتتە نىجاتلىققا سەۋەب بولىدىغان نامازغا ھازىر بولۇشقا چاقىرىشتۇر.

## 327.سۇئال: ئەزاننىڭ يولغا قويۇلىشى

ئەزان نامازدىن بۇرۇن قىلىنىدىغان بىر ئىبادەت بولۇپ، ئىسلامنىڭ ئەڭ چوڭ شۇئارلىرىدىن ۋە ئەڭ چوڭ ئالامەتلىرىدىن بىرىدۇر. ئىسلامدا ئەزان ئوقۇش ھىجرىيەنىڭ بىرىنچى يىلى يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ كەلگەندىن كېيىن يولغا قويۇلغان بولۇپ، ئۇ تارىختىن باشلاپ ھەزرىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچە ـ كۈندۈز ئۆز شەھىرىدە بولسۇن ياكى سەپەردە بولسۇن داۋاملاشتۇرغان، ۋاپات قىلغۇچىلىك ئۇنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىقى ۋە ياكى تەرك ئېتىشكە بولىدىغانلىقى توغرىسىدا ھېچقانداق بىر نەرسە دېمىگەن بىر ئىبادەتتۇر.

## 328.سۇئال: ئەزان بىلەن تەكبىرنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: نامازغا ئەزان ئېيتىلغان چاغدا، شەيتان ئەزاننى ئاڭلىماسلىق ئۈچۈن ئوسۇرغان پېتى كەينىگە قاراپ تىكىۋېتىدۇ. ئەزان تۈگىگەندە يەنە كېلىدۇ. نامازغا تەكبىر ئېيتىلغان ھامان يەنە تىكىۋېتىدۇ. تەكبىر ئېيتىلىپ بولغاندىن كېيىن يەنە كېلىدۇ ۋە ناماز ئوقۇۋاتقان ئىنساننىڭ دىلىغا: ”ئۇنى ئويلا، بۇنى ئويلا“ دەپ، ئېسىدە يوق ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئەكىلىپ، ۋەسۋەسە سېلىشقا باشلايدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ كىشى نامازنى قانچە رەكئەت ئوقۇغانلىقىنى بىلەلمەي قالىدۇ. (بۇخارى: 608)

## 329.سۇئال: ئەزان ئېيتىش بىلەن تەكبىر ئوقۇشنىڭ ھۆكمى

ناماز مەيلى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلسۇن ياكى قازاسى ئوقۇلسۇن، مەيلى ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەم سەپەر ئۈستىدە بولسۇن ياكى سەپەرگە چىقمىغان بولسۇن، مەيلى كىشىلەر نامازنى جامائەت بولۇپ ئوقۇسۇن ياكى يالغۇز ئوقۇسۇن، بەش ۋاخ ناماز ئۈچۈن ئەزان ئوقۇش ۋە تەكبىر چۈشۈرۈش پەقەت ئەرلەر ئۈچۈن سۈننەتتۇر، ئاياللارغا مەكرۇھتۇر. ھېيت نامازلىرى، كۇن ۋە ئاي تۇتۇلۇپ قالغاندا ئوقۇلىدىغان ناماز ئۈچۈن ئەزان ئوقۇلمايدۇ ۋە تەكبىر چۈشۈرۈلمەيدۇ. ۋىتىر نامىزى ئۈچۈنمۇ ئەزان ئوقۇلمايدۇ. چۈنكى، خۇپتەن نامىزىغا ئوقۇلغان ئەزان ۋىتىر نامىزىنىڭ ۋاقتىنىڭمۇ كىرگەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ. ئەزان ۋە تەكبىر ئوقۇلىدىغان شەھەردە ئولتۇرىدىغان ئادەم ئۆيىدە ناماز ئوقۇماقچى بولسا، نامازنى ئەزان ئوقۇماي ۋە تەكبىر چۈشۈرمەي ئوقۇسىمۇ بولىدۇ. ئەگەر بىرەر ۋاخ ناماز قازا بولۇپ كەتسە، ئۇنىڭ قازاسىنى قىلغاندا ئەزان ئوقۇلىدۇ ۋە تەكبىر چۈشۈرۈلىدۇ. ئەگەر بىر نەچچە ۋاخ ناماز قازا بولۇپ كەتكەن بولسا، پەقەت بۇ قازا نامازلاردىن ئالدىدا ئوقۇلىدىغىنى ئۈچۈن ئەزان ئوقۇلىدۇ ۋە قالغان ھەر بىر نامازغا تەكبىر چۈشۈرۈلىدۇ. ئەگەر نامازنىڭ قازاسى مەسجىدتە قىلىنغان بولسا، ئەزان ئوقۇلمايدۇ.

## 330.سۇئال: ئەزان ۋە تەكبىرنىڭ قانداق ئېيتىلىدىغانلىقى

سەھىھ ھەدىسلاردا بايان قىلىنغان ئەزان بىلەن تەكبىرنىڭ تېكىستى ۋە ئېيتىلىشى مۇنداق:

ئەبۇ مەھزۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا ئەزاننى ئون توققۇز كەلىمە، تەكبىرنى ئون يەتتە كەلىمە بىلەن ئۆگەتكەن بولۇپ،

ئەزاننى:

اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، لَا إِلَهَ إِلَّا الله. "شەكلىدە، تەكبىرنى": اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، أَشْهَدُ أَنَّ مُحَمَّدًا رَسُولُ الله، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الصَّلَاةِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، حَيَّ عَلَى الْفَلَاحِ، قَدْ قَامَتِ الصَّلَاةُ، قَدْ قَامَتِ الصَّلَاةُ، اللهُ أَكْبَرُ، اللهُ أَكْبَرُ، لَا إِلَهَ إِلَّا الله شەكلىدە ئۆگەتكەن. (ئەبۇ داۋۇد: 502)

**331.سوئال: ئەزاننى مۇئەززىن بىلەن تەڭ قايتىلاشنىڭ پەزىلىتى**

مۇئەززىن ئەزاننى جۇنۇپ ئەمەس ھالىتىدە ئوقۇغان، ئۆز ۋاقتىدا ۋە توغرا ئوقۇلغان ئەزاننى ئاڭلىغان ئادەمنىڭ، گەپ قىلىشتىن ھەتتا قۇرئان ئوقۇۋاتقان بولسىمۇ ئۇنى ئوقۇشتىن توختاپ مۇئەززىن نېمىنى دېگەن بولسا، شۇنى دېيىشى لازىم.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىرگە ئىدۇق. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەزان ئوقۇپ توختىغاندىن كېيىن، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى ئەزاندا ئېيتىلغان ھەقىقەتلەرگە چىن قەلبىدىن ئىشەنگەن ھالدا مۇئەززىننىڭ ئوقۇغىنىنى ئىچىدە تەكرارلىسا، ئۇ كىشى جەننەتكە كىرىدۇ. (نەسائى 674)

**332.سوئال: ئەزاندىن كېيىن قانداق قىلىش كېرەكلىكى توغرىسىدا**

مۇئەززىنگە بۇ رەۋىشتە جاۋاب بېرىپ بولغاندىن كېيىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتىلىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭ ئۈچۈن شاپائەت قىلىشقا ۋەسىلە بولۇشنى ئاللاھتىن تىلەڭ، رەسۇلۇللاھتىن رىۋايەت قىلىنغان دۇئالار بىلەن دۇئا قىلىڭ ۋە ئاللاھ تائالا بۇيرۇنقى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىنى كەچۈرۈم قىلغان كاتتا پەيغەمبەر مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممىتىدىن ھەر ئەزاندىن كېيىن ئىنسانلارنى يالغۇزلا ئاللاھقا يۈزلەندۇرۇش ۋە ئۇلارغا بارلىق ئىشلاردا تەسەررۇپىنىڭ ئاللاھقا خاس ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ خالىغان ئىشنى قىلىدىغانلىقىنى ۋە خالىغاننى تاللايدىغانلىقىنى، ئىنسانلار قانچىلىك يۇقىرى پەللىگە چىقىپ كەتسىمۇ ۋە قانچىلىك كاتتا بولۇپ كەتسىمۇ، ئۇلارنىڭ بەرىبىر شەپقەتلىك ۋە رەھىملىك ئاللاھنىڭ بەندىسى ئىكەنلىكىنى، ھەر يەر ۋە ھەر جايدا ئۇنىڭغا مۇھتاج ئىكەنلىكىنى ئۆگىتىش ئۈچۈن ئۆزىگە دۇرۇت ئوقۇشنى، دۇئا قىلىش ئارقىلىق كۆرسەتكەن كىچىك كۆڭۈللۈكلىكىگە بىر قاراڭ!

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەزاننى ئاڭلىغان چېغىڭلاردا، مۇئەززىن نېمە دېسە شۇنى دەڭلار. ئاندىن ماڭا دۇرۇت ئېيتىڭلار. كىمكى ماڭا بىر دۇرۇت ئېيتسا، ئۇنىڭ بىر دۇرۇتى ئۈچۈن الله تائالا ئۇنىڭغا ئون رەھمەت ئاتا قىلىدۇ. ئاندىن كېيىن، الله تائالادىن مەن ئۈچۈن "ۋەسىلە" تىلەڭلار. "ۋەسىلە" دېگەن جەننەتتىكى بىر مەرتىۋە

بولۇپ، ئۇ پەقەت اللە تائالانىڭ بەندىلىرىدىن بىرىگىلا بېرىلىدۇ. شۇ بەندىنىڭ مەن بولۇپ قېلىشىمنى ئۈمىد قىلىمەن، كىمكى ئاشۇ مەرتىۋىنىڭ ماڭا نېسىپ بولۇشىنى تىلىسە، ئۇ كىشىگە مېنىڭ شاپائىتىم نېسىپ بولىدۇ. (مۇسلىم: 384)

### 333.سۇئال: ئەزاندىن كېينكى دۇئانىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئەزاننى ئاڭلاپ بولغاندىن كېيىن: [اللَّهُمَّ رَبَّ هَذِهِ الدَّعْوَةِ التَّامَّةِ وَالصَّلَاةِ الْقَائِمَةِ آتِ مُحَمَّدًا الْوَسِيلَةَ وَالْفَضِيلَةَ وَابْعَثْهُ مَقامًا مَحْمُودًا الَّذِي وَعَدْتَهُ] (ئاللاھۇممە رەببى ھازىھىد دەئۋەتىت تاممەتى ۋەسسەلاتىل قائىمەتى ئاتى مۇھەممەدەن ۋەسىيلەتە ۋەل پەزىيلەتە ۋەبئەسھۇ مەقامەن مەھمۇدەنلەزىي ۋەئەدتەھۇ) دېگەن دۇئانى ئوقۇسا، قىيامەت كۈنى ئۇ كىشىگە مېنىڭ شاپائىتىم نېسىپ بولىدۇ. بۇ دۇئانىڭ ئى مۇشۇ مۇكەممەل چاقىرىقنىڭ (يەنى ئەزاننىڭ) ۋە ھازىر ئوقۇلماقچى بولغان نامازنىڭ ئىگىسى اللە! مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋەسىلە ناملىق مەرتىۋىنى ۋە يۈكسەك پەزىلەتنى ئاتا قىلغىن، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى سەن ئۇنىڭغا ۋەدە قىلغان مەدھىيەگە لايىق ماقامغا (يەنى بۈيۈك شاپائەت قىلىش ماقامغا) يەتكۈزگىن. (بۇخارى: 614)

### 334.سۇئال: ئەزان ئوقۇلىۋاتقاندا نىمە دىيىش كىرەكلىكى توغرىسىدا

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇئەززىن ئەزان ئوقۇغاندا، مۇئەززىننىڭ ئوقۇغىنىنى ئېچىدە چىن قەلبىدىن تەكرارلىغان، مۇئەززىن: ”ھەييە ئەلەسسالاھ، ھەييە ئەلەل فەلاھ “ دېگەندە، ”لاھەۋلە ۋەلا قۇۋۋەتە ئىللا بىللاھ “ دېگەن ۋە مۇئەززىنگە ئاخىرىغىچە ئەگەشكەن كىشى جەننەتكە كىرىدۇ. (مۇسلىم: 385)

### 335.سۇئال: مۇئەززىننىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغاندا نىمە دىيىش كىرەكلىكى توغرىسىدا

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى مۇئەززىننىڭ ئاۋازىنى ئاڭلىغاندا: أَشْهَدُ أَنْ لَا إِلَهَ إِلَّا الله وَحْدَهُ لَا شَرِيكَ لَهُ وَأَنَّ مُحَمَّدًا عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ رَضِيتُ بِالله رَبًّا وَبِمُحَمَّدٍ رَسُولًا وَبِالْإِسْلَامِ دِينًا – ئەشھەدۇ ئەن لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇ لاشەرىيكە لەھۇ ۋە ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋەرەسۇلۇھۇ رەدىيتۇ بىللاھى رەببەن ۋەبى مۇھەممەدىن رەسۇلەن ۋەبىل ئىسلامى دىينا (يەنى: گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، شېرىكى يوق يالغۇز بىر اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بولسا اللە تائالانىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسىدۇر، اللە تائالانىڭ پەرۋەردىگارىم، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبىرىم، ئىسلامنىڭ دىنىم بولغانلىقىغا چىن دىلىمدىن مەمنۇن بولدۇم) “ دېسە، ئۇنىڭ گۇناھى مەغفىرەت قىلىنىدۇ. (مۇسلىم: 386)

### 336.سۇئال: ئەزان ئوقۇشنىڭ شەرتلىرى

1. ناماز ۋاقتىنىڭ كىرىشى.
2. ئەزاننىڭ ئەرەپ تىلىدا ئوقۇلۇشى.
3. ئەزاننىڭ جامائەتكە ئاڭلىنىشى.
4. ئەزان تىكىستىنىڭ ھەممىسىنىڭ بىر مۇئەززىن تەرىپىدىن ئوقۇلۇشى.
5. مۇئەززىننىڭ مۇسۇلمان، ئەر، بالىغ، ئاقىل بولۇشى.
6. ئەزاندا ئوقۇلىدىغان سۆزلەرنىڭ تەرتىپلىرىگە رىئايە قىلىش ۋە ئارقا- ئارقىدىن ئوقۇش.

## 337.سۇئال: ئەزاننىڭ سۈننەتلىرى

1. مۇئەززىننىڭ ئاۋازى چىرايلىق ، يۇقىرى بولۇش.
2. ئەزاننىڭ ئاڭلىنىشى ئۈچۈن ئېگىز مۇناردا ياكى مىكراپوندا ئوقۇش.
3. مۇئەززىننىڭ ناماز ۋاقتىغا رىئايە قىلىدىغان بىر كىشى بولۇشى.
4. مۇئەززىننىڭ تاھارەتلىك بولۇشى.
5. مۇئەززىن كور بولماسلىق.
6. مۇئەززىن ئەزان ئوقۇغاندا بىرەر بارمىقىنى قۇلاقىقا تىقىشى.
7. مۇئەززىننىڭ ئەزاننى قىبلىگە قاراپ ئوقۇشى.
8. مۇئەززىننىڭ « ھەييەئەلەس سالاھ» دىگەندە يۈزىنى ئوڭ تەرەپكە، « ھەييەئەلەل پەلاھ» دىگەندە يۈزىنى سول تەرەپكە بۇرىشى.
9. كىشىلەرنىڭ نامازغا ھازىرلىنىشى ئۈچۈن، ئەزاننىڭ نامازنىڭ ئەۋەلقى ۋاقتىدا ئوقۇلۇشى.
10. ئەزان تىكىسلىرىدىن ھەر بىر كەلىمىنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئازراق توختۇتۇپ ئاندىن ئوقۇشى.

## 338.سۇئال: ئەزاننىڭ مەكرۇھلىرى

1. ئەزاننىڭ سۈننەتلىرىنى تەرىك ئېتىش. 2. جۇنۇپ كىشىنىڭ ئەزان ئوقۇشى.
3. ئەزاندىكى كەلىملەرنى ئۆزگەرتىۋېتىدىغان دەرىجىدە ئۇزارتىپ ياكى تېترىتىپ ئوقۇش.
4. ئەزاننى مىڭۋىتىپ ئوقۇش. 5. ئەزاننى ئولتۇرۇپ ئوقۇش.
6. ئەزاننىڭ ئارىسىدا سۆزلەش.

## 339.سۇئال: تەكبىرنىڭ ۋاقتى

مۇئەززىن ئەزان ئوقۇغاندىن كېيىن تەكبىر بىلەن ئەزاننىڭ ئارىسىدا ئىنسانلار نامازغا ھازىرلىق قىلىپ ئۈلگۈرەلىگۈدەك بىر ۋاقىت كۈتىشى سۈننەت بولۇپ، تەكبىرنى ئەزان ئوقۇغان كىشىنىڭ ئېيتىشى ئەۋزەلدۇر. تەكبىر ناماز ئۈچۈن كىرەكلىك بولغان بارلىق شەرتلەر تولۇقلىنىپ بولغاندىن كېيىن باشلىنىدۇ. قاچانكى پۈتۈن شەرتلەر ئورۇندىلىپ، نامازغا ھازىر بولغاندا ئۇرە تۇرغان ھالدا قىبلىگە ئالدىنى قىلغاندىن كېيىن تەكبىر ئېيتىپ ناماز ئوقۇيدۇ.

# تۆتىنچى باپ. نامازنىڭ پەرىز، ۋاجىپ، سۈننەتلىرى

## 340.سۇئال: نامازنىڭ پەرىزلىرى

نامازنىڭ بىر بۆلۈك شەرتلىرى بولۇپ، بۇ نامازغا كىرىشتىن ئىلگىرى ۋە نامازدا ھازىرلاش پەرىز قىلىنغان ئىشلاردۇر. بۇ شەرتلەر ئۇرۇندالمىسا، ناماز توغرا بولمايدۇ. كىشى قاچانكى ئۇ شەرتلەرنى تولۇق ئورۇنداپ ناماز ئوقۇسا، ئۇنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ھۇزۇرىدا نامازنى ئادا قىلىشى جائىز بولغان بولىدۇ. مەزكۇر شەرتلەر 12 بولۇپ ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1.تاھارەتسىزلىكتىن پاكلىنىش. نامازغا كىرىشتىن ئىلگىرى كىچىك-چوڭ تاھارەتسىزلىكتىن، ھەيزدارلىقتىن ۋە نىفاسدارلىقتىن خالى بولۇش شەرتتۇر.

2. نىجىس نەرسىلەردىن پاكىزلىنىش. بۇ نىجاسەتتىن، ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەمنىڭ بەدىنىدە، كىيىمىدە ۋە ئۇنىڭ ناماز ئوقۇيدىغان يىرىدە بولغان ۋە بۇلار بولغان ئەھۋالدا ناماز

ئوقۇشقا بولمايدىغان نىجاسەتلەر كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

3. ئەۋرەتنى يۆگەش. ئەۋرەت بولسا ئەسلىدە چوڭ ـ كىچىك تاھارەت يەرلىرى بولۇپ، ئەرلەرنىڭ كىندىكىنىڭ ئاستىدىن باشلاپ ئالدى ـ ئارقىسىدىن تىزىغىچىلىك دەپ بەلگىلەنگەن. بۇ بولسا ئەڭ ئەۋزەل ۋە تولۇقراقىدۇر. ئاياللارنىڭ ئەۋرىتى بولسا يۈزى ۋە ئالقىنىدىن باشقا بەدىنىنىڭ ھەممىسىدۇر.

4. ناماز ۋاقتىنىڭ كىرىشى. ۋاقتىنىڭ كىرىشى بەش ۋاخ نامازنى ئادا قىلىش ئۈچۈن قويۇلغان خۇسۇسىي بىر شەرتتۇر. شەرىئەتتە بەلگىلەنگەن ۋاقىت كىرىشتىن بۇرۇن ناماز ئوقۇش توغرا ئەمەس.

5. قىبلىگە ئالدىنى قىلىش. يەنى مەككەئى مۇكەررەمەدىكى بەيتۇللاھقا يۈز كەلتۈرۈش.

6.نىيەت قىلىش. نامازغا نىيەت قىلىش دېگەنلىك نامازغا كىرىش ئۈچۈن كەسكىن ئىرادە باغلاش دېگەنلىك بولىدۇ. ياكى قەلبىتىكى مەقسەت دىمەكتۇر.

7. تەكبىر ئىيتىپ نامازغا كىرىش. تەكبىر ئېيتىپ نامازغا كىرىش دېگەنلىك، ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئاللاھۇ ئەكبەر! دەپ قولاق قېقىپ نامازغا كىرىشى دېمەكتۇر.

8. قىيامدا تۇرۇش، يەنى نامازنىڭ ئىچىدە ئۆرە تۇرۇش. پەرز نامازلاردا ۋە ۋىتىرگە ئوخشاش ۋاجىپ نامازلاردا نامازنىڭ ئىچىدە ئايەتلەرنى ئوقۇپ بولغىچىلىك مىقداردا ئۆرە تۇرۇش پەرزدۇر. كامىل ئۆرە تۇرۇش نورمال ھالەتتە بەلنى رۇسلاپ تۇرۇش بىلەن بولىدۇ.

9. نامازدا قىرائەت قىلىش. ئاللاھ تائالا: «قۇرئاندىن سىلەرگە قولاي بولغاننى ئوقۇڭلار» [سۈرە مۇززەممىل 20ـ ئايەتتىن] دىگەنلىكى ئۈچۈن ، كۆپ قىسىم ئالىملارنىڭ كۆز قارىشى بويىچە نامازدا ئايەت ئوقۇش پەرىزدۇر. ئايەتتىن ئوقۇش پەرز قىلىنغان مىقدار بولسا، ھەر بىر رەكەتتە قىسقا ئۈچ ئايەت ياكى قىسقا ئۈچ ئايەتكە باراۋەر كەلگىدەك ئۇزۇن بىر ئايەت ئوقۇشتۇر. نامازدا ئايەتلەر ئەرەب تىلىدا ئوقۇلىشى شەرتتۇر. چۈنكى نامازدا ئوقۇلۇشقا بۇيرۇلغان نەرسە قۇرئاندۇر. قۇرئان ئەرەبچىدۇر. باشقا تىل بىلەن ئوقۇلغان ئايەتلەر ھەقىقىي قۇرئان ھېساپلانمايدۇ.

10. رۇكۇ قىلىش. ئاللاھ تائالا : ئى مۆئمىنلەر! بەختكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن رۇكۇ قىلىڭلار، سەجدە قىلىڭلار (يەنى تەزەررۇ بىلەن ناماز ئوقۇڭلار)، (يالغۇز) پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار، ياخشى ئىشلارنى (يەنى خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلە ـ رەھىم قىلىش، يېتىم ـ يېسىرلەرنىڭ بېشىنى سىلاش، كېچىسى تەھەججۇد نامىزى ئۆتەش قاتارلىق ئىشلارنى) قىلىڭلار [سۈرە ھەج 77]. دەپ رۇكۇ قىلىشقا بۇيرىغانلىقى ئۈچۈن نامازدا رۇكۇ قىلىش پەرىزدۇر. رۇكۇ، قوللىرىنى ئۇزارتسا تىزلىرىغا يېتىدىغان دەرىجىدە دۈمبىنى يەنى ئادەمنىڭ ئۈست تەرەپىنى ئېگىش بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. كامىل رۇكۇ، باش ھەتتا ساغرى بىلەن تەپتەكشى بولغانغا قەدەر، دۈمبىنى ئېگىش بىلەن بولىدۇ. خۇددى رۇكۇ قىلغاندەك ئېگىلىپ تۇرىدىغان دۈمچەك ئادەم ئۆزىنىڭ ئۆرە تۇرغان ھالىتىدىن رۇكۇ قىلغان ھالىتىگە يۆتكەلگەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن رۇكۇنى بېشىنى ئېگىش بىلەن قىلىدۇ.

11. سەجدە قىلىش. سەجدە قىلىش ئىككى قول، ئىككى تىز ۋە ئىككى پۇت بىلەن بىللە پىشانىنى ۋە بۇرۇننى يەرگە قويۇش بىلەن ئادا بولىدىغان بىر پەرزدۇر.

12.ئەڭ ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرۇش. نامازدا ئەڭ ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا تەشەھھۇدنى يەنى ئەتتەھەييياتۇنى ئوقۇپ بولغىچىلىك مىقداردا ئولتۇرۇش پەرزدۇر.

مانا بۇلار نامازنىڭ ئاساسلىق پەرزلىرىدۇر. بۇ پەرزلەرگە يەنە نامازدا ئۆرە تۇرۇشنى رۇكۇ قىلىشتىن ۋە رۇكۇ قىلىشنى سەجدە قىلىشتىن ئىلگىرى قىلغانغا ئوخشاش ئىلگىرى قىلىنىدىغان ھەر بىر ئىشنى، ئۇ ئىشنىڭ كەينىدىن كېلىدىغان ئىشتىن ئىلگىرى قىلىش پەرزى قېتىلىدۇ.

**341.سۇئال: ناماز ئۈچۈن پاكلىنىش لازىم بولىدىغان نەرسىلەر**

ناماز ئوقۇماقچى بولغان كىشىنىڭ نامازغا تۇرۇشتىن بۇرۇن پاكىزىلىشى لازىم كەلگەن نەرسىلەر بولسا، كىيىم ـ كېچەك، ناماز ئوقۇلىدىغان يەر ۋە بەدىنىدۇر. ئەگەر بۇلاردىن بىرىگە نجاسەت يوقۇپ قالغان بولسا ئۇنى سۇ بىلەن يۇيۇپ پاكلىشى ۋە نجاسەتنىڭ دېغىنى يوقىتىشى كېرەك. يوق قىلىنىشى كېرەك بولغان نجاسەتلەر بولسا، سۈيدۈك، گەندە، ھۆل مەنى، ئەمما قۇرۇق بولسا ئۇۋۇلىۋاتسا بولىدۇ، ئىت ۋە توڭگۇزنىڭ شالۇكى، قان ۋە يىرىڭلاردۇر. ئاياللارغا نىسبەتەن ھەيزدىن كېيىن ئۇنىڭ قان دېغىنى يوق قىلىپ غۇسلى قىلىشى كېرەك. تۇغۇتلۇق ئاياللارمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش قىلىدۇ.

**342.سۇئال: ئەۋرەتتە بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك موھىم مەسىلەر**

1)نامازدا ئايال كىشىنىڭ يۈزىدىن ۋە ئالقىنىدىن باشقا ھەممە يەرلىرى ئەۋرەتتۇر.

2) نامازدا بىر ئادەمنىڭ ئەۋرەت دەپ قارالغان يەرلىرى ئۇنىڭ ئۆزى ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى باشقىلار ئۈچۈن ئەۋرەت ھېساپلىنىدۇ.

3) ئەۋرەتنى ئاستى تەرەپتىن ئەمەس يان تەرەپتىن يېپىش تەلەپ قىلىنىدۇ. مەسىلەن، بىر ئايال ئىشتان كەيمەي ئۇزۇن كۆينەك كىيىپ ناماز ئوقۇغان بولسا، ئەگەر بىر ئادەم كېلىپ ئۇنىڭ ئاستى تەرىپىدىن قارىغاندا ئۇ ئايالنىڭ ئەۋرەتلىرىنى كۆرۈپ قالىدىغان بولسىمۇ، ئۇ ئايالنىڭ ئوقۇغان نامىزى توغرا بولىدۇ. ئەۋرەتنى ئۇنى قىينىلىپ تۇرۇپ كۆرمەكچى بولغان تەقدىردىمۇ ئۇ كۆرەلمىگىدەك دەرىجىدە يېپىش شەرت ئەمەس. قىينالماي مۇنداق قاراشقا ئەۋرەتلىرى يېپىقلىق بولغان ئادەم ئەۋرىتىنى ياپقان ھىساپلىنىدۇ.

4) ئەگەر كىيلگەن كىيىم، كەيگۈچىنىڭ تىرىسىنىڭ قانداق رەڭدە ئىكەنلىكىنى بىلگىلى بولىدىغان دەرىجىدە نېپىز بولسا، ئۇ كىيىمنى كەيگەنلىك ئەۋرەتنى شەرىئەتنىڭ تەلىپىگە ئۇيغۇن ھالەتتە ياپقانلىق ھېساپلانمايدۇ. چۈنكى، تىرىنىڭ رەڭگىنىڭ قانداق ئىكەنلىكى بىلىنىپ قالغانلىق سەۋەبى بىلەن ئەۋرەتنى يېپىش ۋۇجۇدقا چىقمىغان بولىدۇ.

5)ئەگەر بىر ئادەم، ئۆزىنىڭ ئەۋرىتىنى ياپقۇدەك كىيىم تاپالمىسا، نامازنى ئولتۇرۇپ رۇكۇ ۋە سەجدىنى بېشى بىلەن ئىشارەتلەپ تۇرۇپ ئوقۇيدۇ.

6) ئەۋرىتىنى ياپقۇدەك بىر نەرسە تاپالمىغان ئادەم ئەۋرىتىنى ياپقۇدەك بىرەر نەرسىنىڭ چىقىپ قېلىشىدىن ئۈمىدى بولسا، نامازنى تاكى ئۇنىڭ ئاخىرقى ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرىشى مۇستەھەپتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆتنە سوراپ بولسىمۇ، ئەۋرىتىنى ياپقۇدەك بىرەر نەرسە تاپالايدىغان بولسا، ئۇنىڭ شۇنداق قىلىشى لازىم.

7) ئەگەر بىر ئادەم، ئەۋرەت دەپ قارالغان يەرلىرىنىڭ بەزى قىسمىنى ياپقۇدەك بىرەر نەرسە تاپالىغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسە بىلەن ئەۋرىتىنى يېپىشى لازىم. ئەمما ئايال كىشى ئۇ نەرسە بىلەن دەسلەپ جىنسىي ئەزاسىنى ياپىدۇ. ئۇ يەردىن ئاشقىنىدا ساغرىسىنى ياپىدۇ. ئۇ يەردىن ئاشقىنىدا جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئەتراپىنى ياپىدۇ. ئۇ يەردىن ئاشقىنىدا يۇتىسىنى ياپىدۇ. ئۇ يەردىن ئاشقىنىدا قۇرسىقىنى ۋە كۆكسىنى ياپىدۇ. ئۇ يەردىن ئاشقىنىدا دۈمبىسىنى ياپىدۇ.

يەردىن ئاشقىنىدا تىزنى ياپىدۇ.

**343.سۇئال: ئەركىشىنىڭ ئەۋرەت دەپ قارىلىدىغان ئەزالىرى قانچە؟**

ئەركىشىنىڭ ئەۋرەت دەپ قارىلىدىغان ئەزالىرى سەككىزدۇر.

1. ئالدى تەرەت يولى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپى. 2. ئىككى ئۇرۇقدان ۋە ئۇنىڭ ئەتراپى.

3. ئارقا تەرەت يولى ۋە ئۇنىڭ ئەتراپى. 4.5. ساغرىسىنىڭ ئوڭ ۋە سول قىسمى.

6.7. ئىككى يۇتا ۋە ئىككى تىز. 8. كىندىكتىن باشلاپ تاكى تىزغىچە بولغان ئارىلىقتىكى ئىككى يان، ئارقا ۋە ئالدى تەرەپتىكى بارلىق ئورۇن قاتارلىقلاردۇر.

**344.سۇئال: ئايال كىشىنىڭ ئەۋرەت دەپ قارالغان يەرلىرى قانچە؟**

ئايال كىشىنىڭ ئەۋرەت دەپ قارالغان يەرلىرى ئون سەككىزدۇر.

1. ئۇششۇق بىلەن قوشۇلۇپ ئىككى پاچاق. 2. ساڭگىلاپ تۇرىدىغان كۆكسى.

3. قۇلاقلىرى. 4. بېغىشى بىلەن قوشۇلۇپ ئىككى قول.

5. بولجىڭ گۆش بىلەن جەينەك قىسمى. 6. كۆكرەك.

7.باش. 8. چاچ. 9. بويۇن. 10.ئىككى تاغاق.

**345.سۇئال: نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ شەرت قىلىنىشىنىڭ دەلىلى**

نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ شەرت قىلىنىشىنىڭ دەلىل پاكىتى ئاللاھ تائالانىڭ «شىبھىسىزكى، ناماز مۆئمىنلەرگە ۋاقتى بەلگىلەنگەن پەرز قىلىندى»[ سۇرە نىسا 103- ئايەتنىڭ بىر قىسمى] دىگەن ئايىتىدۇر. شۇڭا نامازنىڭ ئاساسلىق شەرتلىرىدىن بىرى، ۋاقتتۇر.

**346.سۇئال: نامازنىڭ ۋاقتلىرى**

1- بامدات نامىزىنىڭ ۋاقتى- كېچە قاراڭغۇسىدىن پاشلاپ چىقىدىغان نۇردىن ئىبارەت بولغان ھەققىي تاڭ شەرقتىن تۇغقاندىن باشلاپ كۈن چىققۇچىلىكتۇر. كىمكى كۈن چىقىشتىن بۇرۇن بامدات نامىزىدىن بىرەر رەكئەتنى ئوقۇۋالغان بولسا بامدات نامىزنى ۋاقتىدا ئادا قىلغان بولىدۇ.

ناماز ۋاقتىدا ئۇخلاپ قېلىپ، نامازنىڭ ۋاقتى ئۆتۈپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئويغانغان كىشى قەستەن ئۇخلىماسلىق ۋە ئورنىدىن تۇرۇشتىن ئىرىنىپ ھۇرۇنلۇق قىلماسلىق شەرتى بىلەن نامىزنى قاچان ئويغانسا شۇ ۋاقتىدا ئوقۇيدۇ. چۈنكى ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى ئويغانغان ۋاقتىدۇر. كىمكى ھۇرۇنلۇق قىلىپ نامىزنى قازا قىلسا ئۇچۇق چوڭ زىيان تارتقان بولىدۇ.

2- پىشىنىنىڭ ۋاقتى، قۇياش ئاسماننىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئىگىلگەندىن باشلاپ ئەسىرنىڭ ۋاقتى كىرگۈچىلىكتۇر. (تەخمىنەن ئەتتىگەن سائەت 12 دىن باشلاپ كىرىدۇ. لېكىن بۇ سائەت ياز ۋە قىش مەۋسۇملىرىنىڭ ئۆزگىرىشىگە ئەگىشىپ ئۆزگەرگىنىدەك، بىر دۆلەت بىلەن باشقا بىر دۆلەت ئارىسىدىمۇ پەرقلىق بولىدۇ).

3- ئەسىرنىڭ ۋاقتى، ھەر نەرسىنىڭ سايىسى ئىككى ھەسسە ئۇزارغاندا كىرىدۇ. يەنى سىز قولىڭىزغا بىر قەلەم ئېلىپ سايىسغا قارىغىنىڭىزدا ئۇنىڭ سايىسىنىڭ قەلەمدىن ئىككى ھەسسە ئۇزۇن ئىكەنلىكىنى كۆرگىنىڭىزدە ئەسىرنىڭ ۋاقتى كىرىدۇ ۋە بۇ ۋاقتتا ناماز ئەسىرنى ئوقۇش پەرز بولۇپ، ناماز ئەسىرنىڭ ۋاقتىنى كۈن قىزىلغىچىلىك كېچىكتۈرۈشكە بولمايدۇ. قۇرئان كەرىمدە ناماز ئەسىر ئالاھىدە تىلغا ئېلىنغان بولۇپ، ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دىگەن: «(بەش ۋاقىت) نامازنى بولۇپمۇ ناماز دىگەرنى داۋاملاشتۇرۇڭلار (يەنى پۈتۈن شەرتلىرى بىلەن ۋاقتىدا تولۇق ئادا قىلىڭلار)، ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا (يەنى نامازدا) ئىتائەتمەنلىك بىلەن تۇرۇڭلار» (بەقەر سۇرىسى 238

- ئايەت)    پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەسىر نامىزىنى تەرك ئەتكەن ئادەمنىڭ (بۇرۇنقى) ئەمەلى بىكار بولۇپ كېتىدۇ دېگەنىدى، دېدى. (بۇخارى: 553)

4- ناماز شامنىڭ ۋاقتى، قۇياش پاتقاندىن تارتىپ، كۈن كىرىپ كەتكەندىن كېيىنكى قاراڭغۇلۇق چۈشكىچىلىك ئارىلىقتا ئەتراپتا قەپ قالىدىغان كۈن قىزىلى يوقالمىغۇچىلىك بولۇپ، ئۇنىڭ ۋاقتى بەك قىسقىدۇر. شۇ تۈپەيلىدىن ئۇنى ئوقۇشقا قانچىلىك ئالدىرىساق شۇنچە ياخشى بولىدۇ.

5- خۇپتەننىڭ ۋاقتى، كۈن قىزىللىقى يوق بولغاندىن تارتىپ تاڭ ئاتقۇچىلىكتۇر. كىمكى تاڭ ئېتىشتىن بۇرۇن خۇپتەننىڭ بىر رەكئىتىنى ئوقۇۋالسا خۇپتەننى ۋاقتىدا ئوقۇغان بولىدۇ. لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇپتەندىن بۇرۇن ئۇخلاشنى ۋە خۇپتەندىن كېيىن (دۇنيالىق) سۆزى قىلىشنى يامان كۆرەتتى. شۇنىڭ بىلەن بىرگە ئىلىم ئۆگىنىش ۋە مېھمان ئۇزۇتۇش ئۈچۈن خۇپتەندىن كېيىن كېچىلىك پاراڭ قىلىشقا رۇخسەت قىلغان.

خۇپتەننى كېچىنىڭ ئۈچتەن بىرىگىچە كېچىكتۇرۇش پەزىلەتلىك بولۇپ، كېچىكتۈرگىنىدە نامازنىڭ ۋاقتىنى قاچۇرۇپ قويۇشتىن ياكى جامائەتنى قولدىن بېرىپ قويۇشتىن قورقسا ئۇنى ۋاقتىنىڭ كىرىشى بىلەن تەڭ ئوقۇغان ياخشى. مانا ئىسلام دىنى بەش ۋاقىت نامازنىڭ ۋاقىتلىرىنى يۇقىرىقىدەك بەلگىلىمە ۋە ئۆلچەملەر بىلەن توختاتقان بولۇپ، ئۇنى ئۆزگەرتىش ياكى مەۋسۇملەرنىڭ ئۆزگىرىشىگە قاراپ خالىغانچە ئۆزگەرتىش مۇمكىن ئەمەس.

## 347.سۇئال: ناماز ئۈچۈن پەزىلەتلىك ۋاقىتلار

1. ئەرلەر ئۈچۈن بامدات نامىزىنى تاڭ يورۇغان ۋاقىتتا ئوقۇش مۇستەھەب. ئەمما ئاياللار ئۈچۈن باندات نامىزىنى قاراڭغۇلۇقتا، تاڭ ئاقىرىشتىن ئىلگىرى ئوقۇش مۇستەھەب بولغىنىدەك ، باشقا نامازلارنى ئەرلەر مەسجىد دىن تارقىغان ۋاقىتقىچە كېچىكتۇرۇپ ئوقۇش مۇستەھەبتۇر.

2. ئىسسىق بەلۋاقتا جايلاشقان مەملىكەتلەرنىڭ ياز كۈنلىرىدە پېشىن نامىزىنى سايىدا يۇرۇشكە بولىدىغان سۆرۈنلۈك چۈشكىچە كېچىكتۇرۇپ ئوقۇشى مۇستەھەبتۇر.

3. نەپلە نامازلارنى ئوقۇشقا ئىمكانىيەت يارىتىش ئۈچۈن ، ئەسىر نامىزىنى قىش، ياز، كۈز ۋە باھار ھەممە پەسىلدە ھاۋا ئوچۇق بولغان قۇياش سارغىيىپ ئۇنىڭ كۆزنى قاماشتۇرىدىغان شولىسى تېخى يوقىلىپ بولمىغان ۋاقىتقىچە كېچىكتۇرۇپ ئوقۇش مۇستەھەبتۇر.

4. شام نامىزىنى ھەر قانداق پەسىلدە مۇتلەق كېچىكتۇرمەستىن ئەزان ئوقۇلغاندىن كېيىنلا ئوقۇش مۇستەھەبتۇر.

5. خۇپتەن نامىزىنى كېچىكتۇرۇپرەك ئوقۇش مۇستەھەبتۇر.

## 348.سۇئال: ناماز ۋاقىتلىرىنىڭ كۆپ بولغانلىقىنىڭ ھېكمىتى

1. ئاللاھ بىلەن بەندىنىڭ ئوتتۇرسىدىكى خالىق ۋە مەخلۇق مۇناسىۋىتىنىڭ ھەمىشە داۋام قىلىپ تۇرۇشى ئۈچۈندۇر.

2.ئىنسانلارنىڭ كېچە كۈندۈز ۋاقىتلىرىدا سادىر قىلغان گۇناھلىرىنىڭ بۇ بەش ۋاخ ناماز بىلەن يۇيۇلۇپ تۇرۇشى ئۈچۈن ئىدى.

3 ئىنساننىڭ غەپلەت ئىچىدە قىلىپ ئاللاھ تائالانى ئۇنتۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئىدى.

4. ئىنساننىڭ كۈندىلىك ئېھتىياجلىرىنى ئاللاھ تائالادىن سوراش ۋە ھاياتلىق مۇساپىسىدە بېشىغا كەلگەنلەرگە ناماز بىلەن سەۋر تاقەت ھاسىل قىلىشى ئۈچۈن ئىدى.

5. نامازغا تاھارەت ئېلىش ئارقىلىق پاكىز بولۇشى ۋە ئۇنىڭ بىلەن ساغلام بولۇشى ئۈچۈن ئىدى.

6. ئىنسانلار نامازلىرى سايىسىدا گۇناھ- يامان ئىشلاردىن ساقلىنىپ قالالايدۇ.

**349.سوئال: ناماز ئوقۇش مەكرۇھ بولىدىغان ۋاقىتلار**

1) كۈن چىقىپ تاكى ئاقىرىپ ھارارىتى تازا كۈچلەنگەنگە قەدەر بولغان ئارىلىقتا، كۈن تىك چۈش بولۇپ تاكى غەرب تەرەپكە ئېگىلگەنگە قەدەر بولغان ئارىلىقتا ۋە كۈن كىرىپ كېتىش ئۈچۈن ساغىرىپ كېيىن قىزىرىپ ئۆزگىرىشكە باشلىغاندىن تارتىپ تاكى كىرىپ كەتكەنگە قەدەر بولغان ئارىلىقتا ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. كۈن كىرىپ كېتىۋاتقان چاغدا، شۇ كۈننىڭ ئەسىر نامىزىنى ئوقۇشقا بولىدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچبىر پەرز نامازنى مۇشۇ ئۈچ ۋاقىتتا ئوقۇش توغرا ئەمەس.

2) بامدات نامىزىنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن تاكى كۈن چىققانغا قەدەر ۋە ئەسىر نامىزىنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن تاكى كۈن كىرىپ كېتىش ئۈچۈن سارغايغانغا قەدەر بولغان ئارىلىقتا نەپلە ناماز ئوقۇش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

3) يەنە تاڭ سۈزۈلگەندىن كېيىن بامدات نامىزىنىڭ ئىككى رەكەت سۈننىتىدىن باشقا نەپلە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. ئەگەر بىر ئادەم تېخى تاڭ سۈزۈلمىدى، دەپ گۇمان قىلىپ ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇغان ۋە كېيىن ئۇنىڭ ئۇ نامازنى تاڭ سۈزۈلگەندىن كېيىن ئوقۇغانلىقى ئاشكارا بولغان بولسا، ئۇ ئىككى رەكەت ناماز بامداتنىڭ ئىككى رىكەت سۈننىتىگە ھېساپ بولىدۇ. چۈنكى سۈننەت ناماز، ناماز ئوقۇشقا قىلىنغان ھەرقانداق بىر نىيەت بىلەن ئادا بولىدۇ.

4) ئەگەر بىر ئادەم بامدات نامىزىنى ئوقۇۋاتقاندا كۈن چىقىپ قالغان بولسا، ئۇ ئادەم نامازنى باشلاشتا كامىل ۋاقىتتا باشلاپ ئاخىردا كامىل ئەمەس ۋاقىتقا كىرىپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

5) ئەسىر نامىزىنى ئوقۇۋاتقاندا كۈن كىرىپ كەتكەن بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم ئەسىر نامىزىنى ئەسلى باشلىغان ۋاقىتتا، ئۇنىڭ ئەمەسلىكتىن كامىل ئەمەس ۋاقىتىدا يەنى كۈن سارغايغان ۋاقىتىدا باشلىغان ئىدى. كۈن كىرىپ شامنىڭ ۋاقتى كىرىش بىلەن بۇ ۋاقىت كامىل ئەمەسلىكتىن كامىللىققا چىقىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ ئەسىر نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

**350.سوئال: نامازدا نىمە ئۈچۈن قىبلىگە يۈز كەلتۈرىمىز؟**

ئىسلام دىنى بىرلىك ۋە باراۋەرلىك دىنىدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا بىر، پەيغەمبەر بىر، قۇرئان كەرىم بىر، قىبلە بىر ۋە يەرشارىنىڭ شەرق، غەرب، جەنۇب ۋە شىمال تەرىپىدىن بولغان بارلىق مۇسۇلمانلار چىن كۆڭۈللىرى ۋە ئەقىل كۆزلىرى بىلەن مۇسۇلمانلار بىرلىكىنىڭ سىمۋولى، داغدام يولغا باشلىغۇچى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكەن نۇرنىڭ مەنبەئى بولغان ئۇلۇغ كەئبىگە يۈز كەلتۈرىدۇ. شۇڭا ناماز ئوقۇماقچى بولغان كىشىنىڭ مەككە مۇكەررەمەدىكى ئۇلۇغ كەئبىدىن ئىبارەت بولغان قىبلىگە ئالدىنى قىلىشى لازىمدۇر. بۇ توغرىدا جانابى ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «كىشىلەر (يەنى يەھۇدىيلار ۋە مۇشرىكلار) گە سىلەرگە قارشى دەلىل - ئىسپات بولماسلىقى ئۈچۈن، (ئى مۇھەممەد! سەپەر قىلىشقا) قەيەردىن چىقمىغىن، (نامىزىڭدا) يۈزۈڭنى مەسجىدى ھەرەم تەرەپكە قىلغىن. (ئى مۆئمىنلەر!) سىلەرمۇ قەيەردە بولماڭلار، (نامىزىڭلاردا) يۈزۈڭلارنى

مەسجىدى ھەرەم تەرەپكە قىلىڭلار. پەقەت ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى زۇلۇم قىلغۇچىلارلا (قىبلىنىڭ ئۆزگەرگەنلىكىنى سىلەرگە قارشى دەلىل قىلىۋالىدۇ)، ئۇلار (يەنى زالىملار) دىن قورقماڭلار، (مېنىڭ ئەمرىمنى تۇتۇش بىلەن) مەندىن قورقۇڭلار. (قىبلىنى ئۆزگەرتىشكە ئەمر قىلىشىم) سىلەرگە بەرگەن نېمىتىمنى كامالەتكە يەتكۈزۈشۈم ئۈچۈن ۋە توغرا يولدا بولۇشۇڭلار ئۈچۈندۇر.» (بەقەر سۈرىسى 150 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارنىڭ يۈزىنى بىر يەرگە مەركەزلەشتۈرۈش، ئىبادەتنىڭ پەقەت بىر ئاللاھقىلا قىلىنىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈش ۋە ھىس قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئۇلارنى كەبىگە يۈز كەلتۈرۈشكە بۇيرىغان. بۇ ھەرگىزمۇ كەبىگە ئىبادەت قىلىڭلار دېگەنلىك ئەمەس.

**351.سۇئال: قىبلىگە يۈزكەلتۈرۈشتە بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر**

1)بەيتۇللاھنى كۆرۈپ تۇرغۇچىنىڭمۇ بەيتۇللاھقا ئالدىنى قىلىشى لازىمدۇر. ئۇنى كۆرمىگۈچىلەر بولسا كەئبە تەرەپكە ئالدىنى قىلىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ قىلالايدىغىنى شۇ بولۇپ، جانابى ئاللاھ ھېچكىمنى كۈچى يەتمەيدىغان بىر ئىشنى قىلىشقا بۇيرىمايدۇ. بۈرۈنقى ئالىملىرىمىز ھەر دۆلەتنىڭ قىبلىسىنى تەيىن قىلىپ، مەسجىدلەرنىڭ مېھرابلىرىنىمۇ شۇ تەرەپكە ياساتقۇزغان. شۇنىڭدەك قىبلىنى كومپاس ياكى قىبلىنامە دەپ ئاتىلىدىغان سايمان بىلەن ياكى بولمىسا كېچىدىكى قۇتۇب يۇلتۇزى بىلەن تەيىن قىلىش ئىمكانىمىزمۇ باردۇر. شۇ بويىچە، مەسىلەن، ئەگەر سىز شىمالىي ئىراقتا بولۇپ، يۇلتۇزغا ئارقىڭىزنى قىلسىڭىز قىبلە جەنۇب تەرەپكە كېلىدۇ. ئەگەر باغداد ئەتراپىدا بولسىڭىز تېخىمۇ ئۆڭاي تاپالايسىز. بۇ قېتىم يۇلتۇزنى ئوڭ قولىڭىز تەرەپكە قويۇپ قارايدىغان بولسىڭىز قىبلە غەربىي جەنۇبتا بولىدۇ. بەسرەدىمۇ شۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدۇ. لېكىن غەربكە كۆپراق ئېگىلىدۇ.

2)بىر كىشى بولۇتلۇق ھاۋا ياكى قاراڭغۇلۇق تۈپەيلىدىن قىبلىنىڭ قايسى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى بىلەلمەي قالسا، ئۇ كىشىنىڭ قىبلىنىڭ قايسى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ قويالايدىغان بىرىدىن سورىشى كېرەك. ئەگەر سورىغۇدەك بىرسىنى تاپالمىسا قىبلىنىڭ قايسى تەرەپتە ئىكەنلىكىنى تېپىشقا تىرشىدۇ. ئەمما يەنىلا تاپالمىسا ئويلىنىش ئارقىلىق تەخمىن قىلغان تەرەپكە قاراپ نامىزىنى ئوقۇيدۇ. بۇ رەۋىشتە ناماز ئوقۇغان كىشىنىڭ نامىزى توغرا بولۇپ، نامازنى تۈگىتىپ بولغاندىن كېيىن قىبلىنىڭ خاتا بولۇپ قالغانلىقى نامايەن بولسىمۇ نامىزىنىڭ قازاسىنى قىلمايدۇ. ئەگەر خاتا تەرەپكە قارىغانلىقىنى ناماز ئوقۇۋېتىپ بىلسە نامىزىنى بۇزماستىن توغرا قىبلە تەرەپكە يۈزلىنىدۇ.

3)ئەگەر قىبلىنىڭ قايسى تەرەپكە كېلىدىغانلىقىنى ئويلاپ كاللا قاتۇرغاندىن كېيىن قىبلە مۇشۇ تەرەپتە بولىشى مۇمكىن، دەپ كۆڭلىڭىزدە بىر پىكىرگە كەلگەن تەرەپكە قاراپ نامازغا تۇرغىنىڭىزدا، سىزنى بىراۋ كۆرۈپ، سىزدىن يۈزلىنىشىڭىزنى تەلەپ قىلغان تەرەپنى كۆرسىتىپ تۇرۇپ: "پالان تەرەپكە ئالدىڭىزنى قىلىڭ "دېسە دېگىنىدەك قىلىڭ. بۇرۇلۇش ۋە بۇ ھەرىكەت تۈپەيلىدىن نامىزىڭىز بوزۇلمايدۇ.

4)ئەگەر بىراۋ ئۆزۈن مۇددەت قىبلىنى بىلەلمەي قالسا، ھەر ۋاقىت نامازغا ئايرىم ـ ئايرىم قىبلىنى تېپىشقا تىرىشىدۇ. ئەگەر قىبلە توغرىسىدا پىكرى ئۆزگەرسە كېيىنكى پىكرىگە ئاساسەن ناماز ئوقۇيدۇ ۋە بۇرۇن ئوقۇغان نامازلىرىنى قايتا ئوقۇمايدۇ.

**352.سۇئال: قانداق چاغدا قىبلىگە ئالدىنى قىلىش ساقىت بولىدۇ؟**

قىبلىگە ئالدىنى قىلىش پەرزدۇر. لېكىن بۇ بەزى ئەھۋاللاردا ساقىت بولىدۇ. بۇ ئەھۋاللار تۆۋەندىكىلەر:

1. خەۋپ ئىچىدە قالغان كىشىنىڭ، بىر يەردە مەجبۇرىيەت ئاستىدا قالغان كىشىنىڭ ۋە كېسەللەرنىڭ قىبلىگە تەلتۆكۈس ئالدىنى قىلالمىسا باشقا تەرەپكە قاراپ ناماز ئوقۇشى جائىزدۇر.

2. ئۇلاغقا مىنگۈچى نەپلى ناماز ئوقۇماقچى بولسا، رۇكۇ ۋە سەجدىسىنى ئىشارەت بىلەن قىلغان ھالدا ئۇلىغىنىڭ ئۈستىدە ناماز ئوقۇشى جائىز بولۇپ، رۇكۇسى سەجدىسىدىن تۆۋەنراق بولىدۇ. قىبلىسى بولسا ئۇلاغ ياكى ماشىنا، پويىز، ئايرۇپىلان ۋە پاراخوت... قايسى تەرەپكە قاراپ مېڭىۋاتقان بولسا ئۇنىڭ قىبلىسىمۇ شۇ تەرەپتۇر. ئەگەر مۇمكىن بولسا نامازنى باشلىغاندا قىبلىگە ئالدىنى قىلغان ھالەتتە باشلاپ ئاندىن ماشىنا قايسى تەرەپكە قاراپ ماڭغان بولسا شۇ تەرەپكە قاراپ ئوقۇۋېرىدۇ. رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام نەپلى نامازلاردا شۇنداق قىلاتتى. بىراق پەرز نامازلاردا بۇنداق قىلمايتتى.

**353.سۇئال: نامازدا قىبلىگە يۈزلىنىشنىڭ سىرى**

1) ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىنى بەرپا قىلىش ۋە قەلبلەردە ئۇنىڭ يادىنى داۋام قىلىش.

2) ناماز ئوقۇغان كىشى يۈزىنى كەبە تەرەپكە قارىتىش بىلەن ئۇنىڭ پۈتۈن ئەزالىرى كەبە تەرەپكە يۈزلىنىپ تۇرىدۇ. نەتىجىدە قەلب ئاللاھ تائالادىن ئەيمەنگەن ھالدا تۇرۇپ نامازنىڭ ئاللاھ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن ئۆز رولىنى كۆرسىتىدۇ.

3) نامازدا قىبلىگە يۈز كەلتۈرۈش، ئىنساننىڭ قەلبىنى ئارام تاپتۇرىدۇ ۋە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆز ئارا قېرىنداش ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدۇرىدۇ.

4) قىبلىگە قاراش ئارقىلىق قەلبىنى، ئەقلىنى ۋە پۈتۈن ئەزالارنى ئاللاھقا قۇلچىلىق ئادا قىلىشتىن ئىبارەت بىر مەقسەتكە قارىتىش بىلەن ئىبادەتنىڭ جەۋھىرى بولغان ئىخلاسنى ھاسىل قىلغىلى بولىدۇ.

5) قىبلىگە يۈزلىنىش مۇسۇلمانلارنى گەرچە ئۇلار مۇساپە جەھەتتىن بىر- بىرىدىن يىراقتا بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ قەلبلىرى بىر ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشتىن ئىبارەت ئورتاق مەقسەتتە بىر ئىكەنلىكىنى نامايەن قىلىدۇ.

**354.سۇئال: نامازغا قىلىنغان نىيەتنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولغان شەرتلەر**

1) ئىسلامغا كىرگەن بولۇش.

2) نامازغا قىلىنغان نىيەت بىلەن نامازغا كىرىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان ئاللاھۇ ئەكبەر دېگەن تەكبىرنىڭ ئارىلىقىنى بىر نەرسە يېگەنگە ياكى ئېچكەنگە ياكى سۆزلىگەنگە ئوخشاش نامازغا تەۋە بولمىغان ئىشلار بىلەن ئايرىماسلىق لازىم.

**355.سۇئال: نامازغا كىرىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان تەكبىرنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ شەرتى**

نامازغا كىرىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان تەكبىرنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ بىر شەرتى بولسا ئاللاھۇ ئەكبەر! دېگەن تەكبىرنى ئۆرە تۇرغان ھالەتتە ئېيتىشنىڭ لازىم ئىكەنلىكىدۇر.

**356.سۇئال: نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇشقا قادىر بولالمايدىغان كىشىنىڭ قانداق قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا**

1) بىر ئادەم ئۆرە تۇرۇشقا قادىر بولالايدىغان، ئەمما سەجدە قىلىشقا قادىر بولالمايدىغان بولسا،

ئۇ ئادەمنىڭ نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇشى ياخشىدۇر. چۈنكى نامازدا ئۆرە تۇرۇش ئۆز ئالدىغا بىر ئىبادەت ھېساپلانماستىن ئەكسىچە سەجدە ئۈچۈن يولغا قويۇلغان بىر ۋاستە ھېساپلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەسلىنى قىلىشقا يەنى سەجدە قىلىشقا قادىر بولالمىسا، ئۇنىڭ ۋاستىسىنىڭ يەنى سەجدىنىڭ ۋاستىسى بولغان ئۆرە تۇرۇشنىڭ ھۆكمى چۈشۈپ كېتىدۇ.

2) ئەگەر سەجدە قىلسا جاراھىتىدىن قان، يېرىڭ ئاقىدىغان ئادەم بولسا، نامازنى سەجدە قىلماي ئىشارەت بىلەن ئوقۇيدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ تاھارىتى سەجدە قىلىش بىلەن جاراھىتىدىن چىققان قان يېرىڭنىڭ سەۋەبى بىلەن بۇزۇلۇپ كەتسە، نامازنىڭ ئىچىدە ئۇنىڭ تاھارىتىگە ئۇرۇنباسار قالمايدۇ. ئەمما سەجدە قىلمىسا، نامازدا ئۇنىڭ ئۇرۇنباسارى بولغان ئىشارەت قىلىش باردۇر.

3) ئەگەر بىر ئادەمنىڭ جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ئۈچۈن مەسجىدكە كېلىشى ئۇنى ئۆرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇيالمايدىغان ھالەتكە كەلتۈرۈپ قويۇش ئېھتىمالى بولسا، ئۇ ئادەم نامازنى مەسجىدكە چىقماي ئۆيىدە ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇيدۇ چۈنكى نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇش پەرزدۇر. نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشتىن ئىبارەت كۈچلۈك بىر سۈننەتنى قىلىمەن دەپ، ئۇ پەرزنى تاشلاپ قويۇشقا بولمايدۇ.

4) قاتتىق بىرەر ئاغرىققا ياكى كېسەلنىڭ ئېغىرلىشىپ قېلىشىغا ياكى كېسەلنىڭ كېچىكىپ ساقىيىشىغا سەۋەب بولمايدىغان ئىش بولسا، ئازراق قىيىنىلىپ بولسىمۇ ئۆرە تۇرالايدىغان ئادەمنىڭ نامازدا ئۆرە تۇرماي ئولتۇرۇشى توغرا ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئۇ بىر نەرسىگە يۆلىنىپ بولسىمۇ ئۆرە تۇرالايدىغان بولسا، ئۇنىڭ ئۆرە تۇرماسلىقى توغرا ئەمەستۇر. ئەگەر ئۇ ئازراق مۇددەت ئۆرە تۇرالايدىغان ئادەم بولسا، شۇ مۇددەتتە ئۆرە تۇرۇشى لازىم.

5) ئەگەر بىر ئادەم ئۆرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇسا، ئايەتلەرنى ئوقۇيالمايدىغان، ئولتۇرۇپ ناماز ئوقۇسا، ئايەتلەرنى ئوقۇيالايدىغان بىر ھالەتتە بولسا، ئۇنىڭ ئۆرە تۇرماي ئولتۇرۇپ ئايەتلەرنى ئوقۇپ ناماز ئوقۇشى لازىم. ئەگەر ئۇ ئادەم مەلۇم مىقدار ئايەتلەرنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇشقا قادىر بولالىسا، ئۇنىڭ قادىر بولغان مىقدارغا قەدەر ئايەتلەرنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇشى لازىم.

6) ئەگەر بىر ئادەم نەپلە نامازنى ئۆرە ھالەتتە باشلىغان، ئاندىن ئۇنىڭغا ھاردۇق ۋە ئېغىرلىق يەتكەن بولسا، ئۇنىڭ نامازنى ھاسىغا ياكى تامغا ئوخشاش نەرسىلەرگە تايىنىپ ياكى ئولتۇرۇپ ئوقۇشىغا بولىدۇ. سەۋەپسىز بىر نەرسىگە تايىنىپ نەپلە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. چۈنكى بۇنداق قىلىش ئەدەپسىزلىك قىلىش ھېساپلىنىدۇ.

7) نەپلە نامازنى ئۆرە تۇرۇپ باشلىغان، ئاندىن ھېچقانداق ئۆزرە بولمىسىمۇ ئۇنى ئولتۇرۇپ داۋاملاشتۇرۇشقا بولىدۇ چۈنكى نەپلە نامازنىڭ بېشىدىن تارتىپ ئۇ نامازنى ئوقۇماقچى بولغان ئادەمگە، ئۇنى ئولتۇرۇپ ئوقۇش بىلەن ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇش ئارىسىنى تاللاش ھەققى بېرىلگەندۇر.

8) ئەگەر بىر ئادەم نەپلە نامازنى ئولتۇرۇپ باشلىغان، ئاندىن نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئاياغلاشتۇرغان بولسا، ئۇنىڭ ئوقۇغان نامىزى توغرا بولىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ شۇنداق قىلغان ئىدى.

**357.سۇئال: سەجدە قىلغاندا بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر**

1)ئەگەر بىر ئادەم سەجدىنى بۇرنىنى يەرگەن تەككۈزمەي پېشانىسى بىلەنلا قىلسا، ئۇنىڭ قىلغان سەجدىسى توغرا بولىدۇ ، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق قىلىپ كەلگەن ئىشقا

قارشى بىر ئىش قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇنداق قىلىش مەكرۇھ بولىدۇ.

2) بىرەر ئۆزرى بولمىسا، سەجدىنى پەقەت بۇرنى بىلەنلا قىلىش توغرا ئەمەس. ئەگەر پىشانىسىنى يەرگە تەككۈزمەسلىككە بىرەر ئۆزرىسى بولسا، سەجدىنى پەقەت بۇرنى بىلەنلا قىلسىمۇ بولىدۇ.

3) سەجدە قىلغانداە پۇتلىرىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىش سۈننەت.

4)ئەگەر قىستا ـ قىستاڭچىلىق سەۋەبى بىلەن بىر ئادەم ئۆزى بىلەن ئوخشاش نامازنى ئوقۇغان يەنە بىر ئادەمنىڭ ئۈشنىگە سەجدە قىلىشقا توغرا كېلىپ قېلىپ ئۇنىڭ ئۈشنىگە سەجدە قىلغان بولسا، ئۇنىڭ قىلغان سەجدىسى توغرا بولىدۇ. ئەمما ئۇ ئىككىسى باشقا ـ باشقا ناماز ئوقۇيدىغان ئادەم بولسا، باشقا بىر ئادەمنىڭ ئۈشنىسگە سەجدە قىلغان ئادەمنىڭ سەجدىسى توغرا بولمايدۇ. بىر ئادەمنىڭ باشقا بىرسىنىڭ ئۈشنىسگە سەجدە قىلىشى پەقەت قىستا قىستاڭچىلىق ئەھۋالدىلا توغرا بولىدۇ. ئەمما باشقا ھالەتلەردە بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمنىڭ ئۈشنىسگە سەجدە قىلىشى توغرا بولمايدۇ.

5) قىلغان سەجدىنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن سەجدە قىلماقچى بولغان يەرنىڭ پۇت تۇرغان يەردىن يېرىم گەزدىن كۆپرەك ئىگىز بولماسلىقى شەرتتۇر.

6) ئەگەر بىر ئادەم يۇڭ ياكى پاختىدىن توقۇلغان بىر نەرسىنىڭ ئۈستىگە سەجدە قىلغان، پىشانىسى ئۇ نەرسىنىڭ ئىچىگە پېتىپ كەتمەي قويغان يەردە تۇرغان ۋە زېمىننىڭ قاتتىقلىقىنى ھېس قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ئۇ نەرسىنىڭ ئۈستىگە قىلغان سەجدىسى توغرا بولىدۇ.

### 358.سۇئال: نامازنىڭ ۋاجىپلىرىنىڭ ھۆكمى

ۋاجىپ بولسا، دەرىجىسى پەرزدىن تۆۋەن ۋە سۈننەتتىن يۇقىرى تۇرىدىغان بىر ھۆكۈمدۇر. ۋاجىپنى قىلماسلىق بىلەن ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئەمما نامازنىڭ ۋاجىپلىرىنىڭ بىرەرسىنى قەستەن قىلماسلىق بىلەن نامازنى قايتا ئوقۇش لازىم بولىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم نامازنىڭ ۋاجىپلىرىنىڭ بىرەرسىنى سەۋە نىلىك بىلەن قىلماي قېلىپ ئۇنىڭ ئۈچۈن سەھۋە سەجدىسىنى قىلمىغان بولسا، ئۇنىڭغا ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇش لازىم بولىدۇ. ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى، مەيلى چىقىپ كەتمىگەن بولسۇن مەيلى چىقىپ كەتكەن بولسۇن ئۇنىڭ ئۇ نامازنى قايتا ئوقۇشى لازىم. ئەگەر ئۇ ئادەم نامازنى قايتا ئوقۇمىغان ۋە نامازنىڭ ۋاجىپلىرىنى ئادا قىلماسلىقتا داۋاملاشقان بولسا، ئۇ پاسىق ھېساپلىنىدۇ ۋە گۇناھكار بولىدۇ.

### 359 .سۇئال: نامازنىڭ ۋاجىپلىرى

نامازنىڭ ۋاجىپلىرى ئون سەككىز بولۇپ ئۇلار تۆۋەندىكىلەردۇر.

1. سۇرە فاتىھەنى ئوقۇش. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سۇرە فاتىھەنى ئوقۇمىغان كىشىنىڭ نامىزى ناماز ھېساپلانمايدۇ. (بۇخارى: 756)

2. پەرز نامازدا ئوقۇلىدىغان ئايەتلەرنى ئۇنىڭ دەسلەپكى ئىككى رەكەتىدە ئوقۇش.

3. سۇرە فاتىھەگە بىر سۇرە قوشۇش. پەرز نامازلارنىڭ دەسلەپكى ئىككى رەكەتىدە، ۋىتىر ۋە نەپلە نامازلارنىڭ ھەممە رەكەتىدە سۇرە فاتىھەدىن كېيىن بىر سۇرە ياكى بىر سۇرىگە باراۋەر كەلگىدەك ئايەت ئوقۇش ۋاجىپتۇر.

4. سۇرە فاتىھەنى ئۇنىڭ كەينىدىن ئوقۇلىدىغان سۇرە ياكى ئايەتلەردىن ئىلگىرى ئوقۇش.

5. سۇرە فاتىھەنى تەكرارلىماسلىق.

6. ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدىكى تەرتىپكە رىئايە قىلىش.

7. سەجدىنى پىشانىسىنى، بۇرنىنى، قوللىرىنى ۋە تىزلىرىنى يەرگە تەككۈزۈپ تۇرۇپ قىلىش.

8. رۇكۇدىن باشنى كۆتۈرگەندە بەلنى رۇسلاپ بىر ئاز تۇرۇش ۋە ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدىمۇ ئازراق ئولتۇرۇش.

9. رۇكۇدا، سەجدىدە، رۇكۇدىن باش كۆتۈرگەندە ۋە ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا بىر قېتىم سۇبهانە رەببىيەل ئەزىم دېگىچىلىك مىقداردا تۇرۇش.

10. بىرىنچى ئولتۇرۇشىدا ئەتتەھەييياتۇنى ئوقۇپ بولغىچىلىك مىقدارئولتۇرۇش.

11. ھەر ئولتۇرۇشتا ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇش.

12. ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇپ بولۇپلا ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇش. ئەگەر بىر ئادەم ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇپ بولۇپ ئۈچ قېتىم سۇبىھانئاللا دېگىچىلىك مىقدار ياكى ئاللاھۇممە سەللى ئەلا مۇھەممەدىن ۋە ئەلا ئالى مۇھەممەدىن دېگەنگە قەدەر ئۈچىنچى رەكەتگە قوپماي ئولتۇرغان بولسا، ئۇنىڭغا ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇش پەرزىنى كېچىكتۇرۇپ سالغانلىقى ئۈچۈن سەھۋە سەجدىسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ.

13. ۋىتىر ۋاجىپىنىڭ ئۈچىنچى رەكىتىدە رۇكۇغا بېرىشتىن ئىلگىرى دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇش.

14. ئىككى ھېيت نامازلىرىنىڭ تەكبىرلىرىنى ئېيتىش.

15. ئايەتلەرنى ئۈنلۈك ئوقۇش. قازاسىنى ئوقۇغان بولسىمۇ بامدات نامىزىدا، شام نامىزىنىڭ ۋە خۇپتەن جۇمە نامىزىدا، ئىككى ھېيت نامازلىرىدا، تەراۋىھ نامازلىرىدا ۋە رامىزان ئېيىدا ئوقۇلغان ۋىتىر نامىزىدا ئىمامنىڭ ئايەتلەرنى ئۈنلۈك ئوقۇشى ۋاجىپتۇر. نامازنى يالغۇز ئوقۇغان ئادەم بۇ نامازلاردا ئايەتلەرنى ئۈنلۈك ئوقۇسىمۇ ياكى ئىچىدە ئوقۇسىمۇ بولىدۇ.

16. ئايەتلەرنى ئىچىدە ئوقۇش.

17. نامازنىڭ ھەر بىر پەرىزلىرىنى ۋە ۋاجىپلىرىنى ئۆز ئورنىدا ئادا قىلىش.

18. سالامنى ئوڭ تەرەپ ۋە سول تەرەپ بولۇپ ئىككى قېتىم ئېيتىش.

### 360.سۇئال: نامازنىڭ سۈننەتلىرى

سۈننەت بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق قىلغان، لېكىن قىلمىغان ئادەم ئېيىپلانمايدىغان، ئۇنى قىلغان ئادەمگە ساۋاپ بېرىلىدىغان ۋە ئۆزرىسىز قىلمىغان ئادەم گۇناھكار بولىدىغان بىر ھۆكۈمدۇر. نامازنىڭ سۈننەتلىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. قۇلاق قېقىپ نامازغا كىرىش ئۈچۈن ئاللاھۇ ئەكبەر! دېيىشتىن ئازراق ئىلگىرى ئالقانلىرىنى قىبلە تەرەپكە قاراتقان، بارماقلىرىنى بەكمۇ ئېچىۋالمىغان ۋە بەكمۇ يېغىۋالمىغان ھالەتتە تۇتۇپ، ئەر كىشى قوللىرىنى قۇلاقلىرىنىڭ ئۇدۇلىغىچە، ئايال كىشى قوللىرىنى دۈلىسىنىڭ ئۇدۇلىغىچە كۆتۈرۈش.

2. ئىمام ئاللاھۇ ئەكبەر! دېگەن تەكبىرنى، سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدەنى ۋە ئەسسلامۇ ئەلەيكۇم نى ئىقتىدا قىلغانلارغا ئاڭلىغۇدەك قىلىپ ئۈنلۈك ئېيتىش، لېكىن بۇلارنى ھاجەتتىن يەنى ھەددىدىن ئارتۇق ئۈنلۈك ئېيتىش مەكرۇھتۇر.

3. ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ نامازغا كىرىش ئۈچۈن ئېيتىلىدىغان تەكبىرنى ئىمام بىلەن تەڭ ئېيتىشى.

4. ئوڭ قولىنىڭ چوڭ ۋە كىچىك بارمىقى بىلەن سول قولىنىڭ بېغىشىنى تۇتقان ۋە ئوڭ قولىنىڭ قالغان بارماقلىرىنى سول قولىنىڭ بىلىكىنىڭ ئۈستىگە قويغان ھالەتتە ئوڭ قولىنى سول قولىنىڭ ئۈستىدە قويۇپ كىندىكىنىڭ ئاستىدا تۇتۇش. ئەمما ئايال كىشى ئوڭ قولىنىڭ بارماقلىرى بىلەن سول قولىنىڭ بېغىشىنى تۇتماستىن ئوڭ قولىنىڭ ئالقىنىنى سول قولىنىڭ دىمبىسىگە قويغان ھالەتتە قوللىرىنى كۆكسىنىڭ ئاستىدا ۋە كۆكرىكىنىڭ ئۈستىدە تۇتىدۇ. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ قوللىرىنى شۇنداق تۇتىشى ئۇنىڭ بەك ئېچىلىپ قالماسلىقىغا يەنى پىنھان ھالەتتە تۇرۇشقا سەۋەپ بولىدۇ.

5. ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ قۇلاق قىقىپ نامازغا كىرىپ بولغاندىن كىيىن «سۇبھانەكەللاھۇممە ۋە بىھەمدىكە، ۋە تەبارەكەسمۇكە ۋە تەئالا جەددۇكە ۋە لائىلاھە غەيرۇكە». دۇئاسىنى ئوقۇش.

''سبحانك اللهم، وبحمدك، وتبارك اسمك، وتعال جدك ولاإله غيرك''

6. ئۇ دۇئانى ئوقۇپ بولغاندىن كىيىن «ئەئۇزۇبىللاھى مىنەششەيتانىررەجىيم» دىيىش.

7. « ئەئۇزۇبىللاھى مىنەششەيتانىررەجىيم» نى دەپ بولغاندىن كىيىن بىسمىللاھنى دىيىش. بىسمىلاھنى ھەر بىر رەكەتتە دېيىش سۈننەتتۇر. ئەمما سۈرە فاتىھەدىن كېيىن ئوقۇماقچى بولغان سۈرىنىڭ بېشىدا بىسمىلاھنى دېيىش مۇستەھەپتۇر.

8. ئىمامنىڭ ۋە ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەمنىڭ سۈرە فاتىھەدىن كېيىن ئامىننى مەخپىي دېيىشى.

9. نامازغا كېچىكىپ كەلگەنلەرنىڭ بىرىنچى رەكەتكە يېتىشۋېلىشى ئۈچۈن ئىمامنىڭ بامدات نامىزىنىڭ بىرىنچى رەكىتىنى ئۇزۇن قىلىپ ئوقۇشى. چۈنكى بامدات نامىزىنىڭ ۋاقتى ئۇيقۇ ۋاقتىدۇر.

10. رۇكۇغا بېرىش ئۈچۈن ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ تەكبىر ئېيتىش.

11. رۇكۇ قىلغاندا قوللىرى بىلەن تىزىنى قامالاپ تۇتۇش، قوللىرىنىڭ بارماقلىرىنى ئېچىپىراق تۇتۇش، پاچاقلىرىنى تىكلەپ تۇرۇش، گەۋدىسىنى رۇس تۇتۇش ۋە بېشىنى بەكمۇ كۆتىرۋالماستىن ياكى بەكمۇ ساڭگىلىتۋالماستىن بېشى بىلەن ساغرىسىنى تەكشى قىلىپ تۇرۇش.

12. رۇكۇدا ئۈچ قىتىم «سۇبھانە رەببىيەل ئەزەيىم» نى ۋە سەجدىدە ئۈچ قىتىم «سۇبھانە رەببىيەل ئەلا» نى دىيىش.

13. ئىمامىنىڭ ۋە يالغۇز ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ رۇكۇدىن باشلىرىنى كۆتۈرگەن ۋاقتىدا « سەمىئەللاھۇ لىمەن ھەمىدە (الله تائالا ئۆزىگە ھەمدى ئېيتقان كىشىنى ئاڭلايدۇ)، دەپ بولۇپ ، كىيىن، رەببەنا لەكەلھەمدۇ (ئى رەببىمىز! بارلىق ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر) ھەمدەن كەسىرەن ، تەييىبەن، مۇباركەن فيهى دىيىشى.

14. سەجدە قىلىش ۋە سەجدىدىن بىشنى كۆتۈرۈش ئۈچۈن ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ تەكبىر ئىيتىش ۋە سەجدىدە ئۈچ قىتىم « سۇبھانە رەببىيەل ئەئلا (ئۇلۇغ رەببىم بارلىق ئەيىبتىن پاكتۇر)» نى دىيىشى.

15. سەجدە قىلىش ئۈچۈن يەرگە دەسلەپتە ئىككى تىزنى، ئاندىن قوللىرىنى، ئاندىن ئالقانلىرى ئارىسىغا يۈزنى قويۇش.

16. ئەركىشى سەجدە قىلغاندا قورسقىنى يۇتىسىدىن، ئىككى تەرەپتىكى ئادەملەرنى قىستىمغان ھالدا ئىككى جەينىكىنى ئىككى بېقىنىدىن ۋە بىلىكىنى يەردىن يىراق تۇتىدۇ.

17. سەجدە ئارىلىقىدا پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىش. بۇ، پۇتلارنىڭ تاپىنىنىڭ ئۇچى تەرىپىنى يەرگە قويۇش بىلەن بولىدۇ.

18.ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا ئولتۇرغاندا، قوللارنى خۇددى ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇۋاتقاندا قويغاندەك يۇتىنىڭ ئۈستىدە قويۇش قوللارنى يوتىنىڭ ئۈستىدە قويغاندا ، قوللارنى ئۇنىڭ بارماقلىرىنىڭ ئۇچى تىزنىغا يېقىن كېلىدىغان بىر يەردە قويۇش.

19. ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا ئولتۇرغاندا، گۇناھلارنىڭ كەچۈرۈم بولۇشىنى تىلەيدىغان دۇئانى ئوقۇش. {أَللَّهُمَّ اغْفِرْلِي وَارْحَمْنِي وَاهْدِنِي وَاجبُرْنِي وعاَفِنِي وَارْزُقِنِي وَارْفَعْنَيِ}.

« ئاللاھۇممەغپىرلىي ۋەرھەمنىي ۋەھدىينىي ۋەجۇبرىينىي ۋەئاپىينىي ۋەرزۇقنىي ۋەرپەئنىي »

20. ئىككىنچى سەجدىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن پۇتلىرىنىڭ ئۇچچى بىلەن ئىككىنچى رەكەتكە قوپۇش. ئۆزرى بولمىسلا قوپۇشتا يەرگە قوللىرى بىلەن تايانماستىن تىزلىرىغا تايىنىپلا قوپىدۇ.

21. تەشەھھۇددا ئولتۇرغاندا يەنى ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇش ئۈچۈن ئولتۇرغاندا ئوڭ پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قاراتقان ھالەتتە تىكلەيدۇ ۋە سول پۇتىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىدۇ. ئەمما ئاپال كىشى ئوڭ يۇتىسىنى سول يۇتىسىغا يۆلەپ ۋە پوتلىرىنى ئوڭ تەرەپتىكى ساغرىسىنىڭ ئاستىدىن چىقىرىپ ساغرىلىرىنى يەرگە قويۇپ ئولتۇرىدۇ. چۈنكى بۇنداق ئولتۇرۇش ئۇنىڭ بەك ئېچىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈندۇر.

22. ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇپ «ئەشھەدۇ ئەننەلا» دېگەن يەرگە كەلگەندە، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئىشارەت قىلىش. ئىشارەت بۇ شەكىلدە بولىدۇ. دەسلەپ بارماقلىرىنى ھالقا شەكىلدە قىلىدۇ. ئاندىن ئەتتەھەيياتۇنىڭ ئەشھەدۇ ئەننە لا دېگەن يېرىگە كەلگەن ۋاقتىدا كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى كۆتىرىدۇ ۋە «ئىللەللاھ» دېگەن يېرىگە كەلگەندە بارمىقىنى يۇتىسىنىڭ ئۈستىگە تەكرار قويىدۇ. بارماقلار تەشەھھۇدنىڭ بېشىدىن تارتىپ تاكى ئايىغىغا قەدەر ئەمەس پەقەت ئىشارەت قىلماقچى بولغاندىلا ھالقا قىلىنىدۇ. بارماقلارنى ھالقا شەكىلدە قىلىش ئوتتۇرا بارماق، نامىسىز بارماق ۋە چىمچىلاق بارماق قاتارلىق بارماقلارنىڭ ئۇچلىرىنى بىر يەرگە يىغىش ۋە چوڭ بارمىقىنىڭ ئۇچىنى ئوتتۇرا بارمىقىنىڭ ئوتتۇردىكى بوغىمىغا قويۇش بىلەن بولىدۇ. كۆرسەتكۈچ بارمىقىدىن باشقا بارماق بىلەن ئىشارەت قىلىنمايدۇ. ھەتتا ئۇ بارماق كېسىۋېتىلگەن ياكى كېسەل بولغان بولسا، ئۇنىڭ ئورنىدا ئوڭ ياكى سول قولىنىڭ بارماقلىرى بىلەن ئىشارەت قىلىنمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئوڭ قولدىكى كۆرسەتكۈچ بارماقنا قوشۇپ سول قولدىكى كۆرسەتكۈچ بارماق بىلەنمۇ ئىشارەت قىلىنمايدۇ.

23. پەرز نامازلارنىڭ ئۈچىنچى ۋە تۆتىنچى رەكىتىدە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش. پەرز نامازلارنىڭ ئۈچۈنچى ۋە تۆتىنچى رەكىتىدە سۈرە فاتىھەگە باشقا ئايەت قوشۇلمايدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا سۈرە ياكى ئايەت قوشۇپ ئوقۇلسا مەكرۇھ بولىدۇ. لېكىن سەھۋە سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپ بولمايدۇ. چۈنكى بۇ رەكەتلەردە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇماي باشقا سۈرىلەرنى ئوقۇشقىمۇ بولىدۇ، لېكىن سۈرە فاتىھەنى ئوقۇش سۈننەتتۇر.

24. ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئەتتەھەيياتۇدىن كېيىن دۇرۇتلارنى ئوقۇش.

اَلتَّحِيّاتُ لِلَّهِ وَالصَّلَوَاتُ والطيِّباتُ اَلسَّلاَمُ عَلَيْكَ أَيُّهَاالنَّبِيُّ وَرَحْمَةُ اللهِ وَبرَكَاتُهُ، اَلسَّلاَمُ عَلَيْنَا وَعَلَى عِبَادِ اللهِ الصَّالِحِيْنَ أَشْهَدُ أَنْ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللهُ وأَشهَدُ أَنَّ مُحَمَّداً عَبْدُهُ وَرَسُولُهُ.

ئەتتەھەيياتۇ لىللاھى ۋەسسەلە ۋاتۇ ۋەتتەييبات ئەسسەلامۇ ئەلەيكە ئەييۇھەننەبىييۇ ۋەرەھمەتۇللاھى ۋەبەرە كاتۇھۇ* ئەسسالامۇ ئەلەينا ۋەئەلا ئىبادىللاھىسسالىھىين ئەشھەدۇئەن لا ئىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەئەشھەددۇ ئەننە مۇھەممەدەن ئەبدۇھۇ ۋەرەسۇلۇھۇ*

اَللَّهُمَّ صَلِّ عَلىَ مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ، كَمَا صَلَّيْتَ عَلىَ إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آلِ إِبْرَاهِيْمَ إِنَّكَ حَمِيْدٌ مَجِيْدٌ. اَللَّهُمَّ بَارِكْ عَلَى مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ، كَمَا بَارَكْتَ عَلَى إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آل إِبْرَاهِيْمَ إِنَّكَ حَمِيْدٌ مجِيدٌ

ئاللاھۇممە سەللى ئەلا مۇھەممەدىن ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن كەما سەللەيتە ئەلا ئىبراھىيمە ۋەئەلا ئالى ئىبراھىيمە ئىننەكە ھەمىيدۇن مەجىد* ئاللاھۇممە بارىك ئەلا مۇھەممەدىن ۋەئەلا ئالى مۇھەممەدىن كەما بارەكتە ئەلا ئىبراھىيمە ۋەئەلا ئالى ئىبراھىيمە ئىننەكە ھەمىيدۇن مەجىد*

25. بۇ دۇرۇتلارنىڭ كەينىدىن رەببەنا دۇئاسىنى ئوقۇش.

رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي ٱلآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ *

رەببەنا ئاتىنا پىددۇنيا ھەسەنەتەن ۋەپىل ئاخىيرەتى ھەسەنەتەن ۋەقىنا ئەزابەننار*

26. يۈزىنى بىرىنچى سالامدا ئوڭ تەرەپكە ، ئىككىنچى سالامدا سول تەرەپكە قارىتىش. ئوڭ تەرەپكە سالام بەرگەندە ئوڭ تەرەپتىكى پەرىشتىلەرگە ۋە بىللە ناماز ئوقۇغان مۆئمىنلەرگە سالام بېرىشنى نىيەت قىلىدۇ. سول تەرەپكە سالام بەرگەندىمۇ شۇنداق قىلىدۇ.

# بەشىنچى باپ. نامازدىكى ئەدەپلەر، مەكرۇھلار ۋە نامازنى بۇزىدىغان ئامىللار

## 361.سۇئال:نامازدىكى ئەدەپلەر

ئەدەب بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىق ئەمەس بەزى بىر ۋاقىتلىرىدا قىلغان ئىشلاردۇر. سۈننەتكە ئوخشاش بۇنى قىلمىغان ئادەممۇ گۇناھكار بولمايدۇ ۋە تەنقىدلەنمەيدۇ، لىكىن، قىلىش ياخشىدۇر.

1. نامازدىكى ئادەم كەبىنى كۆرۈپ تۇرغان ھالەتتە ناماز ئوقۇۋاتقان بولسىمۇ نامازدا كۆزىنى سەجدە قىلىدىغان يەرگە قارىتىپ تۇرۇش.

2. كۆپ قىلىپ نامازنىڭ بۇزۇلۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئامال بار گال قىرماسلىق.

3. كېكىرمەسلىك. چۈنكى كېكىرىش نامازنىڭ تېشىدىمۇ مەكرۇھ بولغاچقا، نامازدا تۇرۇپ كېكىرىش ئەلۋەتتە مەكرۇھتۇر.

4. نامازدا ئەسنەك كەلگەندە، ئامال بار ئېغىزنى يۇمۇۋېلىش.

### 362.سۇئال:نامازدىكى مەكرۇھ ئۇقۇمى

نامازدىكى مەكرۇھلار بولسا، نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ قىلىش مەكرۇھ يەنى يامان بولىدىغان ئىشلاردۇر.

### 363.سۇئال:نامازدىكى مەكرۇھنىڭ تۈرلىرى

مەكرۇھ ھالالغا يېقىن مەكرۇھ ۋە ھارامغا يېقىن مەكرۇھ، دەپ ئىككىگە ئايرىلىدۇ، چەكلىمىدىكى ھارامغا يېقىن مەكرۇھلار بولسا، بۇيرۇقلاردىكى ۋاجىپقا ئۇدۇل كېلىدۇ. يەنى چەكلىمىدىكى ھارامغا يېقىن مەكرۇھ ئىشلارنىڭ دەرىجىسى بۇيرۇقلاردىكى قىلىش ۋاجىپ بولغان ئىشلارنىڭ دەرىجىسى بىلەن باراۋەر. ئەمما چەكلىمىدىكى ھالالغا يېقىن مەكرۇھ بولسا، بۇيرۇقلاردىكى تەكىتلەنگەن سۈننەت ۋە ياخشى سۈننەتكە ئۇدۇل كېلىدۇ. يەنى ھالالغا يېقىن مەكرۇھ ئىشلارنىڭ دەرىجىسى، قىلىش تەكىتلەنگەن سۈننەت ياكى ياخشى سۈننەت بولغان ئىشلارنىڭ دەرىجىسى بىلەن باراۋەردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ھالالغا يىقىن مەكرۇھنىڭ دەرىجىسى ئوخشاش ئەمەستۇر.

### 364.سۇئال:نامازدىكى مەكرۇھلارنىڭ مەيدانغا كىلىش سەۋەبى

ھارامقا يېقىن مەكرۇھ، نامازنىڭ ۋاجىپلىرىدىن بىرەرسىنى قەستەن قىلماسلىق بىلەن، ياكى سابىت بولۇش يولى ياكى مەنانى ئىپادىلىشى شەكلىك بولغان، بىرەر چەكلىمىگە خىلاپلىق قىلىش بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ.

ھالالغا يېقىن مەكرۇھ بولسا، تەكىتلەنگەن بىرەر سۈننەتنى ياكى ياخشى بىرەر سۈننەتنى قىلماسلىق بىلەن مەيدانغا كېلىدۇ.

### 365.سۇئال: نامازنىڭ مەكرۇھلىرى

نامازنىڭ مەكرۇھلىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. نامازدا تۇرۇپ سەۋەبسىز كىيىمنى ياكى بەدەننىڭ بىرەر ئەزاسىنى ئويناش.

2. نامازنى كۆتۈپ ئولتۇرۋاتقان ياكى نامازغا كېتىۋاتقان بولسىمۇ بارماقلاردىن قاس چىقىرىش ياكى گىرەلەشتۇرۇش.

3. قولنى بېقىنغا تىرەپ تۇرۇش.

4. توپا بولۇپ قالمىسۇن، دەپ يەڭلەرنى تۇرۇش ۋە كىيىملىرىنىڭ پەشلىرىنى كۆتۈرۈش بۇنداق قىلىش تەكەببۇرلۇق قىلغانلىق ھېساپلىنىدۇ.

5. باشقا كىيىملىرى بار ۋە ئۇلار نى كىيىشكە ھېچقانداق تۇسالغۇ يوق ھالدا، پەقەت ئاستى تەرەپتىكى بىرلا كىيىم بىلەن ناماز ئوقۇش.

6. كىيىم كىچەكنى تۈزىتىپ كېيمەستىن ئۈز پېتى ئۈستىگە تاشلاپ قويۇش ۋە بېشغا كەيگەن نەرسە بىلەن ھەتتا ئېغىزىنى ئېتىۋالغۇچە يۈزىنى يۆگەش.

7. سالام قىلغان ئادەمگە نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ قولى ياكى بېشى بىلەن سالام قايتۇرۇش.

8. بېشنى ياغلىق بىلەن تېڭىۋېلىش ياكى بېشىنىڭ ئوتتۇرسىنى ئوچۇق تاشلاپ قويۇپ ئەتراپىغا سەللە ئورۇۋېلىش.

9.سەجدە قىلىدىغان يېرىگە چىچىپ قويغان ئەترگە ئوخشاش خۇشبۇي نەرسىلەرنى پۇراش. ياكى قەستەن پۇراش ئۈچۈن چىچىپ قويۇش.

10. كۆزنى يۇمۇشقا ھىچ بىر سەۋەپ يوق تۇرۇپ كۆزنى يۇمۇش.

11. سەجدىدە تۇرۇپ قول ۋە پوتلىرىنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپتىن باشقا تەرەپكە قارىتىش.

12. قوللارنى رۇكۇ قىلغاندا تىزغا ۋە تەشەھھۇددا ئولتۇرغاندا يۇتىغان قويماسلىق.

13. ئايەتلەرنى تەلەپكە لايىق ئوقۇشقا تۇسالغۇ بولىدىغان ياكى دىققىتىنى نامازدىن بۇرايدىغان ۋە ئىرىمەيدىغان بىرەر نەرسىنى ئېغىزىغا سېلىش.

14. يەرنىڭ قاتتىقلىقىنى سىزىپ تۇرىدىغان ھالەتتە بولسىمۇ ھېچبىر ئۆزرىسىز سەللىنىڭ ياكى بېشىغا كەيگەن نەرسىنىڭ پېشانىنى يۆگەپ تۇرىدىغان يېرىگە سەجدە قىلىش.

15. يولدا، مال بۇغۇزلايدىغان يەردە، ئەخلەتخانىدا، قەبرىستانلىقتا، مۇنچىخانىدا، جىلغىنىڭ ئىچىدە، ئۆزىگە بىرەر يامانلىق كېلىپ قىلىش ئېھتىماللىقى بار بولغان تۆگىگە ۋە كالىغا ئوخشاش ماللارنى باغلايدىغان يەردە، ئىگىسىدىن ناھەق ئېلىۋېلىنغان يەردە، رازىلىقىنى ئالماستىن باشقا بىرسىنىڭ يىرىدە ۋە كەبىنىڭ ئۆگزىسىدە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. قەبرە بولمىسا قەبرىستانلىقنىڭ ناماز ئوقۇش ئۈچۈن تەييارلانغان يېرىدە ناماز ئوقۇشقا بولىدۇ.

16. ئادەمنىڭ دىققىتىنى بۇزۇدىغان ۋە نامازدا ئاللاھ تائالادىن قورقوپ تۇرۇش ھالىتىگە دەخلى يەتكۈزىدىغان ھالەتلەردە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. مەسىلەن تاماق تەييار بولۇپ قالغاندا ، تەرىتى قىستاپ قالغاندا ئوقۇلغان ناماز كامىل ناماز ئەمەستۇر. ئەگەر نامازنىڭ ئىچىدە بىر ئادەمنىڭ تەرىتى قىستاپ قالغان بولسا، ئەگەر ئۇ چىقىپ تاھارەت ئېلىپ كىرگىچە جامائەتنىڭ نامازنى ئوقۇپ بولىشىدىن ئەندىشە قىلغان تەقدىردىمۇ نامازنى بۇزۇپ چىقىپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ چىقىپ كېتىشىدىن ئەندىشە قىلسا، نامازنى بۇزۇپ چىقىپ كەتمەيدۇ. چۈنكى نامازنىڭ ۋاقتىنى چىقىرۋېتىش ھارامدۇر. ئادەمنىڭ دىققىتىنى بۇزۇدىغان ئىشلارنىڭ بىرى ئوغۇرلىنىپ كېتىشتىن خاتىرجەم بولالمايدىغان يەردە ئايىغىنى قويۇپ قويۇش. بۇ ھالەتتە ئايىغىنى ئالدىدا قويۇپ ئولتۇرۇش ئەڭ ياخشىدۇر.

17.ئىمامنىڭ مىھراپىنىڭ بەك ئىچىدە، ياكى ھېچ بىر سەۋەپسىز ئارقىسىدا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەر تۇرغان يەردىن ئىگىز بىر يەردە تۇرۇشى مەكرۇھتۇر.

18. ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ سەپنىڭ ئارقىسىدا يالغۇز تۇرۇپ ناماز ئوقۇشى. ئارقا سەپتە ناماز ئوقۇغان ئادەم ئىككى تەرىپىدە ئادەم بولغان بولسىمۇ ئالدىنقى سەپتە ئادەم سىغقۇدەك يەر بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ يەنە ئارقا سەپتە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشى مەكرۇھتۇر.

19. يامان كۆرۈشكە تېگىشلىك بىر سۈپەتنىڭ ئىمامنىڭ ئۆزىدە بارلىقى سەۋەبى بىلەن ياكى كىشىلەرنىڭ ئىچىدە ئىماملىققا ئۇنىڭدىن لايىقراق بىر كىشىنىڭ بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن كىشىلەر ئىمام بولۇپ بېرىشنى يامان كۆرگەن بىر ئىمامنىڭ ئۇ كىشىلەرگە ئىمام بولۇشى مەكرۇھتۇر.

20. ئىمامنىڭ ئايەتلەرنى ۋە نامازنىڭ تەسبىھلىرىنى سۈننەت قىلىنغان مىقداردىن ئاشۇرۇپ ئوقۇپ ئارقىسىدا ئىقتىدا قىلغانلارغا ئېغىرلىق سېلىپ قويۇشى مەكرۇھتۇر. شۇنىڭدەك يەنە رۇكۇ، سەجدىنىڭ تەسبىھلىرىنى ۋە ئەتتەھىيياتۇنى ئالدىراپ ئوقۇپ، ئوقۇش سۈننەت قىلىنغان مىقدارنى توشقۇزماسلىقمۇ مەكرۇھتۇر. چۈنكى بۇنداق قىلىنغاندا بىر سۈننەت تاشلىنىپ قالىدۇ.

21. ئىمامنىڭ ئايەتلەرنى ئوقۇيالماي ئارقىسىدا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەرنى ئۆزىگە لوقما سېلىشقا مەجبۇر قىلىپ قويىدىغان ھالەتكە كەلتۈرۈشى مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئىمام ئايەتلەردە ئېلىشىپ كېتىپ ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرالمايدىغان ۋە ئېلىشىپ كېتىشتىن بۇرۇن ناماز ئادا بولغىدەك ئايەت ئوقۇپ بولغان بولسا، ئۇنىڭ رۇكۇغا بېرىشى لازىم. ئەگەر ئۇ تېخى ناماز ئادا بولغىدەك ئايەت ئوقۇپ بولمىغان بولسا، ياخشى بىلىدىغان باشقا ئايەتكە يۆتكىلىشى ۋە ئىقتىدا

قىلغانلارنى ئۆزگە لوقما سېلىشقا مەجبۇر قىلىپ قويماسلىقى لازىم. چۈنكى ئۇنىڭ ئايەتنى ئوقۇيالماي تۇرۇپ قېلىشى ياكى ئايەتنى ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرالماي قايتا ـ قايتا تەكرارلاش ئارقىلىق كىشىلەرنى ئۆزگە لوقما سېلىشقا مەجبۇر قىلىپ قويۇشى مەكرۇھتۇر.

22. بىر سۈرىدىن بىر ياكى ئىككى ئايەت ئوقۇپ بولۇپ كېيىن باشقا سۈرىگە يۆتكىلىش ياكى قەستەن بىر ئايەتنى تاشلىۋېتىپ ئۇنىڭ كەينىدىكى ئايەتنى ئوقۇش ياكى بىر رەكئەتتە بولسۇن، ياكى ئىككى رەكئەتتە بولسۇن، ئىككى سۈرىنىڭ ئارىلىقىدىكى قىسقا بىر سۈرىنى تاشلىۋېتىش مەكرۇھتۇر. دىنىدىن ساۋادى يوق كىشىلەرنىڭ شۇ بىر سۈرىنىلا ئوقۇش لازىم ئوخشايدۇ، دەپ گۇمان قىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن نامازدا سۈرە فاتىھەدىن كېيىن قوشۇپ ئوقۇلىدىغان سۈرىنى، ھەتتا ئۇ سۈرىدىن باشقا ھېچبىر سۈرىنى ئوقۇمايدىغان دەرىجىدە مەلۇم بىر سۈرىگە تەيىن قىلىۋېلىپ دائىم دېگىدەك شۇ سۈرىنىلا ئوقۇش مەكرۇھتۇر.

23. ھېچبىر زۆرۈرىيەتسىز پەرز نامازنىڭ بىر رەكئەتىدە ياكى ئىككى رەكئەتىدە ئۇنتۇپ بىر سۈرىنى تەكرارلاش مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم بىر سۈرىدىن باشقا سۈرىنى ياد بىلمەيدىغان بولسا، ئۇنى تەكرارلاشقا بولىدۇ. ئەمما نەپلە نامازلاردا بىر سۈرىنى تەكرارلاش مەكرۇھ ئەمەستۇر. چۈنكى نەپلە نامازلارنىڭ رۇخسەتلىرى پەرز نامازنىڭكىدىن كەڭدۇر.

24. پەرز نامازلاردا ئايەتلەرنى قۇرئاننىڭ تەرتىپىگە خىلاپ ھالەتتە ئوقۇش. ئەگەر بىرىنچى رەكئەتتە قۇرئاننى تۈگەتكەن بولسا، ئىككىنچى رەكئەتتە سۈرە بەقەرىدىن باشلاپ قۇرئاننىڭ بېشىدىن باشلاپ ئوقۇش مەكرۇھ ئەمەستۇر. قۇرئاننى تەرتىپىگە خىلاپ ھالەتتە ئوقۇشنىڭ مەكرۇھ بولىشىنىڭ سەۋەبى بولسا، بارلىق ساھابىلەر بىرلىككە كەلگەن تەرتىپكە رىئايە قىلمىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

25. جانلىق نەرسىلەرنىڭ سۈرەتلىرى ياكى ھەيكەللىرى بار يەردە ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. ئەگەر سۈرەت ياكى ھەيكەل ناماز ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ ئالدى تەرىپىدە بولسا، بۇ ھالەتتە ناماز ئوقۇش ئەڭ ئېغىر مەكرۇھتۇر. ئەگەر سۈرەت ياكى ھەيكەل ناماز ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ ئۈستى تەرىپىدە ياكى ئوڭ تەرىپىدە ياكى سول تەرىپىدە، ياكى ئارقا تەرىپىدە بولسا، مەكرۇھلۇق يەڭگىل ھالەتتە بولىدۇ.

26. ئۆيلەرگە سۈرەتلەرنى ئېسىش مەكرۇھتۇر، لېكىن ئۇ سۈرەتلەر ئەگەر ئۆلارغا يۆلىنىپ ئولتۇرىلىدىغانغا ياكى دەسسەپ تۇرۇلىدىغانغا ئوخشاش يەرلەرگە خار بىر شەكىلدە قويۇلغان بولسا، مەكرۇھ بولمايدۇ.

27. ئەگەر ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئالدىدا، ئىچىدە ئوت ياكى چوغ بار تۇنۇر ياكى ئۇچاق بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ يەرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشى مەكرۇھتۇر. چۈنكى ئۇ ئادەم بۇ ھالەتتە تۇرۇپ ناماز ئوقۇسا، ئاتەشپەرەسلەرنىڭ ئىبادەت قىلىشلىرىغا ئوخشۇشۇپ قالىدۇ. ئەمما ئالدىدا شام ياكى چىراغ بار تۇرۇپ ناماز ئوقۇش مەكرۇھ ئەمەستۇر. چۈنكى بۇ ھالەتتە ئاتەشپەرەسلەرگە ئوخشۇشۇپ قېلىش بولمايدۇ.

28. ئالدىدىن ئادەم ئۆتۈش ئېھتىمالى بار يەردە مەيلى ئىمام بولسۇن مەيلى يالغۇز ناماز ئوقۇغان ئادەم بولسۇن ئالدىغا تاياقتەك بىر نەرسە تىكلەپ قويماي تۇرۇپ ناماز ئوقۇش مەكرۇھتۇر. ئالدىدا بىر نەرسە قويۇپ قويۇش، ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەم سەجدە قىلغۇدەك يەر تاشلاپ قويۇپ ھاسا ياكى تاياققا ئوخشاش بىرەر نەرسىنى ئالدىغا تىكلەپ قويۇش بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. ئەگەر

تىكلەپ قويغۇدەك بىر نەرسە تاپالمىسا، ھەر قانداق بىر نەرسىنى ئالدىغا تاشلاپ قويسا بولىدۇ.

29. ئالدىغا ھېچنەرسە تاشلاپ قويماي ناماز ئوقۇغان ئادەمنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈش مەكرۇھتۇر. ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەم تام ياكى تۈۋرۈكنىڭ قېشىغا كېلىپ ناماز ئوقۇشى ئەڭ ياخشىدۇر.

30. نامازدا بىر پۇتقا تايىنىپ تۇرۇپ ئوڭ ياكى سول تەرەپكە سىڭايان تۇرۇش مەكرۇھتۇر. ئەمما تەراۋىھ نامازلىرىدا ئىككى پۇتنى يەرگە قويۇپ تۇرۇپ، ئەمما بىرىگە بىر مۇددەت يەنە بىرىگە بىر مۇددەت تايىنىپ تۇرۇش مەكرۇھ ئەمەستۇر.

31. نامازغا يۈگۈرۈپ كېلىش مەكرۇھتۇر.

## 366.سۇئال: نامازنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى توغرىسىدا

يۇقىرىدا تىلغا ئېلىنغان تاھارەت، ئەۋرەتنى يېپىش، نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ كىرىشى قاتارلىق نامازنىڭ ئالدىنقى شەرتلىرى ئۇرۇندىلىپ بولغاندىن كېيىن، ئورنىڭىزدىن تۇرۇپ، قىبلىگە ئالدىڭىزنى قىلىسىز ۋە چىن قەلبىڭىزدىن ئاللاھقا يۈزلىنىسىز. نىيەت ۋە ئەمەلىڭىزنى ئاللاھقا خالىس قىلغان ھالدا ئۇلۇغ ئاللاھ ئۈچۈن ناماز ئوقۇشقا نىيەت قىلىسىز.

1ـ نامازغا ”الله ئەكبەر “دىن ئىبارەت تەكبىر تەھرىمە بىلەن باشلايسىز ۋە تەكبىر بىلەن بىرگە قولىڭىزنى ئىككى قولىقىڭىزنىڭ ئۇدۇلىغىچە كۆتىرىسىز. ئەمما ئايال كىشى قوللىرىنى مۈرىسىنىڭ ئۇدۇلىغىچە كۆتۈرىدۇ.

2ـ ئاندىن ئوڭ قولىڭىزنى سول قولىڭىزنىڭ ئۈستىگە قويىسىز ۋە ئىككىسىنى بىرلىكتە كىندىكىڭىزنىڭ ئۈستىگە قويىسىز.

3ـ ئاندىن كېيىن ئاللاھقا يۈزلىنىش ۋە باشلاش دۇئالىرىنى قىلىسىز. سىز بۇ يەردە رەسۇلۇللاھنىڭ تەكبىر تەھرىمىدىن كېيىن، قىرائەتتىن بۇرۇن قىلغان ۋە نامازنى ئۇلار بىلەن باشلىغان دۇئالىرىدىن خالىغىنىڭىزنى قىلسىڭىز بولىدۇ.

4ـ دۇئا بىلەن نامازنى باشلىغاندىن كېيىن، قىرائەتتىن بۇرۇن «ئەئۇزۇبىللاھى مىنەش شەيتانىر رەجىيم» دېيىش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن شەيتاننىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيدۇ. بۇ پاناھ تىلەش پەقەتلا بىرىنچى رەكئەتتە بولۇپ، قالغان رەكئەتلەردە بىسمىللاھ يېتەرلىكتۇر.ئەۇزۇبىللا دىن كېيىن ”بسم الله الرحمن الرحيم “دېيىلىدۇ.

5ـ ئاندىن مەنىسىنى ئويلىغان ۋە پىكىر تەپەككۇر قىلغان ھالدا فاتىھە سۈرىسىنى ئوقۇيسىز. ئىمام بولسۇن، ئىقتىدا قىلغۇچى بولسۇن ياكى يالغۇز ناماز ئوقۇغۇچى بولسۇن ھەر بىر ناماز ئوقۇغۇچىنىڭ «ۋەلەددالليىن» دىن كېيىن ”ئامىين “دېيىشى سۈننەت بولۇپ، جەھرى ئوقۇلغان نامازلاردا ئۈنلۈك، مەخپى ئوقۇلغان نامازلاردا بولسا مەخپىي دېيىلىدۇ.

6ـ سۈرە فاتىھەدىن كېيىن قىسقا سۈرىلەردىن بىر سۈرە ياكى قۇرئاندىن ئۈچ ئايەت مىقدارى ياكى كۆپراق ئوقۇشى سۈننەت بولۇپ، بۇ قىرائەتتە بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت پەرزىدە، جۈمەنىڭ ئىككى رەكئەت پەرزىدە، پېشىننىڭ تۆت رەكئەت پەرزىنىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئەتىدە، ئەسىرنىڭ ۋە ناماز شامنىڭ ۋە خۇپتەننىڭ پەرزلىرىنىڭ ئالدىنقى ئىككى رەكئەتىدە ۋە بارلىق نەپلى (سۈننەت) نامازلاردا سۈننەتتۇر.

7ـ فاتىھە ۋە ئارقىسىدىن ئوقۇلىدىغان سۈرىنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئاللاھۇ ئەكبەر دەپ تەكبىر ئېيتقاندىن كېيىن رۇكۇغا بارىسىز. رۇكۇدا ئىككى قولىڭىزنى تىزغا ئۇزاتقان ھالدا بېشىڭىزنى ئېگىشىڭىز ۋاجىب بولۇپ، ئاجىزلىقنى ئىپادىلەپ بېشنى رۇس تۇتۇش، بېقىندىن

يىراق تۇتۇش بىلەن بىرگە ئىككى قول بىلەن تىزغا تايىنىش، تىزنىڭ ئۈستىگە قولنى قويغاندا بارماقنى ۋە پۇتنى ئېچىش ۋە كۆكسىنى كەرىپ تۇرۇش سۈننەتتۇر. رۇكۇدا تۆۋەندىكى دۇئالار بىلەن ئاللاھنى زىكرى قىلىسىز (ياد قىلىسىز): «سۇبھانە رەببىيەل ئەزىيىم» ئۈچ قېتىم. (ھەممىدىن كاتتا بولغان پەرۋەردىگارىمنى نوقسان سۈپەتلەردىن پاكلايمەن).

8ـ ئاندىن رۇكۇدىن قوپۇپ راۋرۇس ھالدا ئۆرە تۇرىسىز ۋە مەيلى ئىمام بولۇڭ مەيلى ئىقتىدا قىلغۇچى بولۇڭ ۋە ياكى ئۆزىڭىز يالغۇز ناماز ئوقۇپ رۇكۇدىن تۇرغان ۋاقتىڭىزدا: «سەمى ئاللاھۇ لىمەن ھەمىدە» (ئاللاھ ئۆزىنى ئۇلۇغلىغانلارنى ئىشتكۈچىدۇر) دەيسىز. قىيامدا راۋرۇس تۇرغاندىن كېيىن بولسا، «رەببەنا لەكەل ھەمدۇ» (ئى پەرۋەردىگارىمىز! بارلىق مەدھىيەلەر ساڭا خاستۇر) دەيسىز. بۇلار بولسا رۇكۇدىن ئۆرە تۇرغان ۋاقتىدا دېيىلىدىغان ئەڭ قىسقا ھەمدۇ سانا شەكلى بولۇپ، سەھىھ ھەدىسلەردە سابىت بولغان رىۋايەتلەرگە ئاساسلانغاندا بۇنىڭدىن كۆپراقنى ئوقۇش مۇستەھەب (ياخشى) دۇر.

9ـ رۇكۇدىن تۇرۇپ بولغاندىن كېيىن ئىككى قولىڭىزدىن بۇرۇن تىزىڭىزنى يەرگە قويغان ھالدا سەجدە قىلىسىز. ئەگەر بۇنى قىلىش سىزگە قىيىن كەلسە ئىككى پۇتىڭىزنى يەرگە قويۇشتىن بۇرۇن ئىككى قولىڭىزنى يەرگە قويۇشىڭىزنىڭ ھېچقانداق بىر زىيىنى يوق. چۈنكى ئىسلام دىنى ئاللاھنىڭ ئىنايىتى بىلەن قولايلىق دىنى بولۇپ، بەزى ئىماملار بۇنى جائىز دەپ قارايدۇ. ئاندىن ئىككى قولىڭىزنى، ئاندىن ئىككى يۈزىڭىزنى ۋە بۇرنىڭىزنى يەرگە قويىسىز. ئىككى قولىڭىزنى ئۆزاتقاندىن كېيىن ئالقىنىڭىزنى يەرگە قويىسىز، ئىككى ئالقىنىڭىزدىن كېيىن يۈزىڭىزنى قويىسىز. سەجدىدە بارماقلىرىڭىزنىڭ ئارىلىقىنى ئاچماستىن يۇمۇپ، تەبىئى ھالىتىدە تۇتىسىز، سەجدە قىلغان ۋاقتىڭىزدا ئىككى پۇتىڭىزنى تىكلەيسىز ۋە ئۇلارنى يەردىن كۆرتۈرمەستىن بارماقلىرىڭىزنى يەرگە چاپلىغان ھالدا ئۇچلىرىنى قىبلىگە قارىتىسىز. لېكىن سەجدىدە پۇتىڭىزنىڭ ئۈستىنى يەرگە چاپلاپ تۇرماسلىقىڭىز كېرەك. سەجدىدە ھەقىقى مەنىسى بىلەن ئاللاھتىن قورقۇڭ، پەرۋەردىگارىڭىزغا يېقىنلاشقانلىقىڭىزنى ئويلاڭ ۋە سەجدىدە ئۈچ قېتىم: « سۇبھانە رەببىيەل ئەلا» دەڭ.

10ـ ناماز ئوقۇغۇچى سەجدىدە ئارام ئالغاندىن كېيىن ''ئاللاھۇ ئەكبەر ''دەپ تەكبىر ئېيتقان ھالدا سەجدىدىن بېشىنى كۆتىرىدۇ ۋە پۇتنى يەرگە بىر قويغاندىن كېيىن، ئوڭ پۇتنىڭ ئۈستىگە ئولتۇرىدۇ، ئاندىن ئوڭ قولىنى ئوڭ تىزىنىڭ ئۈستىگە، سول قولىنى بولسا سول تىزىنىڭ ئۈستىگە قويغان ۋە ئوڭ پۇتىنىڭ بارماقلىرىنى تىكلەپ ئۇچىنى قىبلىگە قاراتقان ھالدا ئولتۇرىدۇ. بارماقلىرى بولسا تەبىئى ھالەتتە يەنى ئىگىلگەندەك بولۇپ، سەجدىدە ئارام ئېلىشى كېرەك، ئاندىن يەنە ''ئاللاھۇ ئەكبەر ''دەپ تەكبىر ئېيتقان ھالدا ئىككىنچى سەجدىگە بارىدۇ. بۇنىڭ شەكلى ۋە ئوقۇلىدىغان دۇئالىرى بولسا ئالدىنقى سەجدە بىلەن پۈتۈنلەي ئوخشاش.

ئىككى سەجدىنىڭ ئارىلىقىدا تۆۋەندىكى دۇئانى ئوقۇش مۇستەھەبتۇر: (ئى ئاللاھ! (گۇناھلىرىمنى) كەچۈرگىن، ماڭا رەھمى قىلغىن، مېنى ئەپۇ قىلغىن، سالامەتلىكىمنى ياخشى قىلغىن، ماڭا رىزىق بەرگىن، مېنى (تائەتكە) مەجبۇرلىغىن ۋە ئېيپلىرىمنى يۆگىگىن). (ئەبۇداۋۇد رىۋايىتى)

11ـ ئىككىنچى سەجدىنى قىلغاندىن كېيىن يەنە ''ئاللاھۇ ئەكبەر ''دەپ تەكبىر ئېيتقان ھالدا بېشىنى كۆتۈرىدۇ. مانا بۇ سەجدىنىڭ تۈگىشى بىلەن بىر رەكئەت ناماز تاماملانغان بولىدۇ.

## 367.سۇئال: پەرز نامازلاردىن كېيىن ئوقۇش سۈننەت بولغان دۇئالار

پىشىن، شام ۋە خۇپتەن نامازلىرىدا پەرزلىرىنى ئوقۇپ بولۇپ ئولتۇرمايلا سۈننەتنى ئوقۇش ئۈچۈن قوپۇش كىرەك. لىكىن پەرز بىلەن ئوقۇلماقچى بولغان سۈننەتنىڭ ئارىلىقىدا اللّٰهُمّ أنْت السّلامُ ومنْك السّلامُ تباركْت يا ذا الْجلال والْإ كرام* «ئاللاھۇممە ئەنتەس سالام ۋە مىنكەس سالام تابارەكتە يازەل جەلالى ۋەل ئىكرام» ۋە «ئەستەغپىرۇللا ھەل ئەزىيم » ئۈچ قېتىم دىگۈچىلىك مىقداردا ئولتۇرۇش مۇستەھەبتۇر. پەرىز نامازدىن ئوقۇش سۈننەت بولغان خاسىيەتلىك زىكىر دۇئالار كۆپتۇر. بۇنىڭ دەلىلى ئۈچۈن تۆۋەندىكى ھەدىسلەرنى كۆرۈڭ.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: پەرز نامازدىن كېيىن ئايەتۇلكۇرسىنى ئوقۇغان ئادەم يەنە بىر نامازغىچە اللەنىڭ ھىمايىسىدە بولىدۇ. (ئەلكەبىر2733:)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: ھەر پەرز نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 34 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دىگەن كىشى جەننەتتىن مەھرۇم قالمايدۇ. (مۇسلىم: 596)

يەنە بىر رىۋايەتتە: ھەر نامازدىن كېيىن 33 قېتىم "سۇبھانەللاھ" ، 33 قېتىم "ئەلھەمدۇلىللاھ" ، 33 قېتىم "ئاللاھۇ ئەكبەر " دىيسە، ئاندىن بۇ 99 نى

لا إله إلّا اللّهُ وحْدهُ لا شريك لهُ لهُ الْمُلْكُ ولهُ ألحمْدُ وهُو على كلّ شيْءٍ قديرٌ*

(يېگانە اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، پادىشاھلىق اللەقا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، اللە ھەر نەرسىگە قادىردۇر) " دىگەن كەلىمە بىلەن 100 قىلسا، دېڭىزنىڭ كۆپۈكىدەك كۆپ گۇناھى بولسىمۇ، ھەممىسى مەغپىرەت قىلىنىدۇ دىيىلگەن. (مۇسلىم: 597)

## 368.سۇئال: نامازنى بۇزىدىغان ئامىللار

1. گەپ قىلىش.
2. بىرەر ھەرىكەتنىڭ كۆپ تەكرارلىنىشى.
3. يەپ ئىچىش.
4. نامازنىڭ پەرزلىرىدىن بىرنى قىلماسلىق. نامازنىڭ پەرزلىرىدىن رۇكۇ ۋە سەجدىگە ئوخشاش بىرەر پەرزنى قىلماسلىق بىلەن ناماز بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.
5. تاھارەتسىزلىك. نامازنىڭ بارلىق پەرزلىرى ئادا قىلىنىپ بولۇشتىن ئىلگىرى تاھارەتنى قەستەن سۇندۇرۇۋېتىش نامازنى بۇزىدۇ. ئەمما قەستەن ئەمەس سەھۋەنلىك بىلەن تاھارىتى سۇنۇپ كەتكەن بولسا، ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.
6.نامازدا يىپىشقا تىگىشلىك بولغان يەرلەرنى نامازدا تۇرۇپ ئىچىش.
7.ئىسلامدىن يېنىۋېلىش.
8.نىجىس نەرسىنىڭ يۇقۇپ قىلىشى.
9. قىبلىدىن يۈز ئۆرۈش. ناماز ئوقۇۋاتقان ئادەم كۆكرىكىنى ئۇزرىسىز قىبلە تەرەپتىن باشقا تەرەپكە بۇرىغان بولسا ، ئۇنىڭ نامزى بۇزۇلۇپ كىتىدۇ.
10. نامازنىڭ ۋاقتىنىڭ چىقىپ كېتىشى. مەسىلەن: بامدات نامىزىدا كۈن چىقىپ قالغانغا ،

ئىككى ھېيت نامىزىدا كۈن ئېگىلىپ كەتكەنگە ۋە جۈمە نامىزىدا ئەسىر نامىزىنىڭ كىرىپ قالغىنىغا ئوخشاش ناماز ئوقۇپ تۇرغاندا ئۇ ناماز ۋاقتىنىڭ چىقىپ كېتىشى بىلەن ناماز بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

11.نامازدا تۇرۇپ باشقىسىغا بويسۇنۇش.

12. نىيەتنى ئۆزگەرتىش بىلەن تەكبىر ئېيتىش. ئوقۇۋاتقان نامازدىن باشقا نامازغا ئالمىشىش نىيىتى بىلەن ئالماشماقچى بولغان نامازغا قولاق قېقىپ كىرىش ئۈچۈن تەكبىر ئېيتىش، ئىلگىركى نامازنى بۇزىۋېتىدۇ.

13.ئايەتلەرنى خاتا ئوقۇپ قىلىش.

**369.سۇئال:گەپ قىلىش ئارقىلىق ناماز بۇزۇلىدىغان ۋە بۇزۇلمايدىغان ئەھۋاللار**

1) ناماز ئوقۇۋاتقان ئادەم نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ مەيلى ئۇنتۇپ قېلىپ ياكى قەستەن نامازغا ئائىت بولمىغان بىر گەپنى قىلسا، ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

2)قىلىنغان سۆز مەيلى كۆپ بولسۇن ياكى ئاز بولسۇن نامازنى بۇزىدۇ.

3) ئەگەر ناماز ئوقۇغان ئادەم نامازدا ئۇخلاپ قېلىپ گەپ قېلىپ سالغان بولسىمۇ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

4) ئەگەر گال قېرىشقا يەنى قېقىشقا مەجبۇر بولۇپ قېلىپ گال قىرغان ياكى چۈشكۈرۈشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ چۈشكۈرگەن، ياكى ئەسنەشكە مەجبۇر بولۇپ قېلىپ ئەسنىگەن بولسا، ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. سەۋەبسىز ياكى توغرا بىر مەقسەتسىز گال قىرغانغا ئوخشاش ئاۋاز چىقىرىش نامازنى بۇزىدۇ.

5) كېسەل سەۋەبى بىلەن بولسۇن ياكى بىرەر مۇسىبەت سەۋەبى بىلەن بولسۇن ئۇھ دەپ، ئۇھ تارتىش نامازنى بۇزىدۇ. ئەگەر نامازدىكى يىغلاشنىڭ سەۋەبى جەننەتنى ئەسلەش ئۈچۈن ياكى دوزاختىن قورقىنىلىقتىن بولسا، يىغلاش نامازنى بۇزمايدۇ.

6) ئەگەر يىغلاش ئاغرىق ياكى بىرەر مۇسىبەت سەۋەبىدىن بولسا، ناماز بۇزۇلىدۇ. چۈنكى بۇ شەكىلدىكى يىغلاش بىر شىكايەت مەنىسىدىدۇر.

7) ئەگەر نامازدا تۇرۇپ شىكايەتنى سۆز بىلەن ئاشكارا ئېيتسا، ناماز بۇزۇلىدۇ.

8) ئەگەر ئاغرىق بەك قاتتىق بولۇپ ئۇنىڭ سەۋەبىدىن ئۆزىنى تۇتۇلماي يىغلاپ سالغان بولسا، ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى ئۆزىنى تۇتۇۋېلىش مومكىن بولمايدىغان دەرىجىدىكى يىغلاش، كەچۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

9) ئەگەر نامازدا تۇرغان ئادەم ئۆزىنىڭ ئىمامىدىن باشقا بىر ئادەمگە لوقما سالغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. چۈنكى بۇ ئىش نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ قۇرئاننى ئۆگەتكەنلىك ھېساپلىنىدۇ. ئۆگىتىش ۋە ئۆگىنىش نامازغا تەۋە ئىش ئەمەس. ئەمما نامازدا تۇرغان ئادەم بىر ئايەتنى ئوقۇغان، ئۇ ئايەت دەل باشقا ناماز ئوقۇغان باشقا بىر كىشى تاپالماي قالغان ئايەت بولغان ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۇ كىشى ئۇ ئايەتنى ئوقۇپ كەتكەن بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇ ئادەمنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئۆزىنىڭ ئىمامىغا لوقما سالغان بولسا، لوقما سالغۇچىنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

**370.سۇئال: بىرەر ھەركەتنىڭ تەكرارلىنىشى ئارقىلىق ناماز بۇزۇلىدىغان ۋە بۇزۇلمايدىغان ئەھۋاللار**

1) ئۆزى نامازنىڭ ھەرىكەتلىرىدىن بولمىغان ياكى نامازنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن تۈزۈتىش

شەكلدە قىلىنمىغان كۆپ تەكرارلانغان ھەرقانداق ھەرىكەت نامازنى بۇزىدۇ.

2) ئەگەر بىر ئايال نامازدا تۇرۇپ بىر كىچىك بالىنى قولىغا ئېلىپ ئېمىتكەن بولسا، ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. ئەمما ئۇ ئايال بالىنى قولىغا ئالغان، لېكىن ئېمىتمىگەن بولسا، نامىزى بۇزۇلمايدۇ.

3) ئەگەر بىر كىچىك بالا ناماز ئوقۇۋاتقان بىر ئايالنى ئەمگەن ۋە ئۇ بالىنىڭ شورۇشى بىلەن ئۇ ئايالنىڭ كۆكسىدىن سۈت چىققان بولسا، ئۇ ئايالنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

4) بىر كىشى نامازدا تۇرغان بىر ئادەمنىڭ كەينىدىن كېلىپ ئىتتىرگەن شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەم ئۆزىنى تۇتۇۋالالماي ئۈچ قەدەمچە مېڭىپ كەتكەن بولسا، ئىتتىرىلگەن ئۇ ئادەمنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

5) ئەگەر بىر ئايال ناماز ئوقۇۋاتقان بىر ئەرنى سۆيگەن، لېكىن ئۇ ئەردە ھېچبىر شەھۋەت تۇيغۇسى سېزىلمىگەن بولسا، ئۇ ئەرنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

6) ئەگەر ناماز ئوقۇۋاتقان ئادەم قولى ياكى بېشى بىلەن بىرسىگە سالام قايتۇرغان بولسا، ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلمايدۇ.

7) بىر ئادەم نامازنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ سەللىسىنى كەيگەن ياكى بىر قولى بىلەن ئۇ سەللىنى بېشىدىن ئېلىپ يەرگە قويغان ياكى سەللىسىنى تۈزەتكەن، ياكى ئايال كىشى ياغلىقىنى تۈزەتكەن بولسا، بۇ ئىشلار بىلەن ناماز بۇزۇلمايدۇ.

8) نامازدىكى ئادەم بەدىنىنى ھەر قېتىمدا قولىنى كۆتىرىپ بىر قېتىم ياكى ئارقىمۇ ئارقا ئىككى قېتىم قاشلىغان بولسا، نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

9) ئەگەر بىر ئادەم نامازدا تۇرۇپ دىلىدا بىر نەرسىنى ئويلىغان، لېكىن ئۇنى ئىش ھەرىكەتلىرى بىلەن ئىپادىلىمىگەن بولسا، ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

10) نامازنىڭ ئىچىدىكى ئادەم ئالدىدىكى كىتابقا قارىغان ئۇنىڭدىن بىر نەرسە چۈشەنگەن بولسا، نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

11) ئەگەر بىر ئادەم نامازدا ئوقۇيدىغان ئايەتلەرنى قۇرئانغا قاراپ ياكى مېھرابقا قاراپ ئوقۇغان بولسا، ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ كۆزقارىشىچە ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ ئىمام ئەبۇيۇسۇف ۋە ئىمام مۇھەممەدنىڭ كۆزقارىشىچە بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

12) نامازدا مېڭىش. ئەگەر ئارقىمۇ- ئارقا بولماي ئەكسىچە بىر قەدەم مېڭىپ بىر ئاز تۇختاپ، يەنە بىر قەدەم مېڭىپ، بىر ئاز توختاپ مېڭىش بىلەن بولغان ۋە ماڭغۇچى مەسجىدتىن چىقىپ كەتمىگەنلا بولسا، مېڭىش نامازنى بۇزمايدۇ.

13) ئەگەر ماڭغۇچى بىر قەدەم مېڭىپ بىر ئاز تۇختاپ يەنە بىر قەدەم مېڭىپ بىر ئاز توختاپ ماڭغان بولسىمۇ، لېكىن مەسجىدتىن چىقىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلىدۇ.

14)ئەگەر ئۇ ئادەم قىبلە تەرەپكە ئارقىسىنى قىلغان بولسا، مەيلى ئازراق ماڭسۇن ياكى كۆپ ماڭسۇن ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

**371.سۇئال: يەپ ئىچىش ئارقىلىق ناماز بۇزۇلىدىغان ۋە بۇزۇلمايدىغان ئەھۋاللار**

1) نامازدا تۇرۇپ كۇنجۇت چوڭلۇقتىكى بىر نەرسىنى يىگەنگە ياكى بىر تېمىم يامغۇر سۈيىنى، ياكى تاھارەت سۈيىدىن قالغان سۇنى ئىچكەنگە ئوخشاش ئاز بولسىمۇ بىر نەرسە يېيىش ياكى ئىچىش نامازنى بۇزىدۇ.

2) چىش ئارىلىقىدىكى نەرسىلەر ئەگەر نوقۇت مىقداردەك بولسا، ئۇنى يۇتۇش نامازنى بۇزىدۇ.

3) ناماز ئوقۇماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئېغىزىدا، ئەگەر يېگەن تاماقنىڭ ئەسرى ياكى ئىچكەن شىرىن نەرسىنىڭ تەمى بولسا، ئېغىزىنى سۇ بىلەن چايقىۋېتىش مۇستەھەپتۇر.

**372.سۇئال: ئايەتلەرنى خاتا ئوقۇپ قىلىشتا ناماز بۇزۇلىدىغان ۋە بۇزۇلمايدىغان ئەھۋاللار**

1) بۇ مەسىلىدىكى ئاساسىي قائىدە، ئايەتلەرنى خاتا ئوقۇغان ئادەم ئۇ ئايەتلەرنى، ئەگەر بىر كىشى ئۇ ئايەتلەردىن چىققان مەنالارنى ھەق دەپ قارىسا، ئۇ كىشى كاپىر بولۇپ كېتىدىغان دەرىجىدە مەنا بېرىدىغان شەكىلدە ئۆزگەرتىپ ئوقۇغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئايەتلەرنى بۇ شەكىلدە ئۆزگەرتىپ ئوقۇشىنىڭ سەۋەبى مەيلى ئايەتلەرنى توغرا ئوقۇيالمىغانلىقتىكى خاتالىق سەۋەبىدىن بولسۇن ياكى باشقا بىر سەۋەبتىن بولسۇن ئۇ ئادەمنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم ئايەتنى قەستەن شۇنداق ئۆزگەرتىپ ئوقۇغان بولسا، كاپىر بولۇپ كېتەتتى. ئۇنداق ئىكەن خاتالىشىپ ئايەتلەرنى شۇنداق ئۆزگەرتىپ ئوقۇش، نامازدا تورۇپ كاپىرلارنىڭ گەپلىرىنى سۆزلىگەنلىك ھېساپلىنىدۇ. نامازدا تورۇپ كاپىرلارنىڭ گەپلىرىنى سۆزلەش ئەلۋەتتە نامازنى بۇزىدۇ.

2) ئايەتلەرنىڭ ئاستى- ئۈستىگە قويۇلغان ھەرىكەتلىرىنى خاتا ئوقۇپ قىلىش. ئايەتلەرنىڭ ئاستى- ئۈستىگە قويۇلغان ھەرىكەتلىرىنى ئەگەر ھەرىكەتلىرى خاتا ئوقۇلغان ئۇ ئايەتلەردىن چىقىدىغان مەنالارنى ھەق دەپ قارىغان كىشى كاپىر بولۇپ كېتىدىغان دەرىجىدە ئۆزگەرتىۋاتىدىغان شەكىلدە خاتا ئوقۇپ قالغان بولسىمۇ ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى كۆپ ساندىكى كىشىلەر ئايەتلەرنىڭ ئاستى - ئۈستىگە قويۇلغان ھەرىكەتلىرىنىڭ قايسىسىنىڭ قانداق قايسىسىنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقىنى بىلەلمەيدۇ. ئۇلارغا، سىلەر بۇ ھەرىكەتلەرنىڭ ھەممىسىنى توغرا بىر شەكىلدە ئوقۇڭلار، دەپ تەكلىپ قويۇش، ئۇلارنى قىيىن بىر ھالەتكە سېلىپ قويۇش ھېساپلىنىدۇ.

3) ئايەتلەردە توختايدىغان يەردە توختۇماسلىق ۋە ئۇلارنى باشلايدىغان يەردىن باشلىماسلىق، ھەرقانداق ۋاقىتتا نامازنى بۇزمايدۇ. ئەگەر بىر ئادەم ئايەتلەرنىڭ توختايدىغان يېرىدە توختىمىغان ھالدا قۇرئاننىڭ ھەممىسىنى ئوقۇغان بولسىمۇ نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

4) ئايەتلەرنى، ئۇلارنىڭ ھەرىپلىرىنى ئالماشتۇرۇپ ئوقۇش. بۇ ھالەتتە ئەگەر ئالماشتۇرۇلۇپ ئوقۇلغان سۆز، قۇرئاننىڭ ئىچىدە بار سۆز بولغان ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئايەتنىڭ مەنىسى ئۆزگىرىپ كەتمەيدىغان بولسا، نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ھەرىپلەر ئالماشتۇرۇلۇپ ئوقۇلغاندا، ھەرىپلەر ئالماشقاندىن كېيىن ئوقۇلغان ئىككىنچى سۆز قۇرئاننىڭ ئىچىدە يوق سۆز بولسىمۇ، لېكىن ئەسلىدىكى ئايەتنىڭ مەنىسى ئۆزگىرىپ كەتمىگەنلا بولسا، ئىمام ئەبۇھەنىفە بىلەن ئىمام مۇھەممەدنىڭ كۆزقارىشىچە ناماز بۇزۇلمايدۇ. ئەمما ئىمام ئەبۇيۇسۇفنىڭ كۆزقارىشىچە ناماز بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

5) ئايەتكە بىر سۆز قوشۇپ ئوقۇش. ئەگەر ئايەتكە قوشۇپ ئوقۇلغان سۆز قۇرئاننىڭ ئىچىدە بار سۆز بولغان ۋە ئۇ سۆزنىڭ قوشۇلۇپ ئوقۇلىشى بىلەن ئايەتنىڭ مەنىسى ئۆزگىرىپ كەتكەن بولسا، ئىمام ئەبۇيۇسۇپنىڭ كۆزقارىشىچە ناماز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇ سۆز ھەم قۇرئاننىڭ ئىچىدە يوق، ھەم ئايەتنىڭ مەنىسىنى ئۆزگەرتىۋېتىدىغان سۆز بولسا، ئۈچ ئىمامنىڭ كۆزقارىشىچە

ناماز بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

6) بىر سۆزدىن بىرەر ھەرپىنى تاشلىۋىتىپ ئوقۇش. ئەگەر بىرەر ھەرىپ تاشلىۋېتىلىپ ئوقۇلغاندا ئايەتنىڭ مەنىسى ئۆزگىرىپ كېتىدىغان ئىش بولسا، ئىمام ئەبۇھەنىفە بىلەن ئىمام مۇھەممەدنىڭ كۆزقارىشىچە ناماز بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. ئەگەر ھەرپىنىڭ تاشلىنىپ كېتىشى بىلەن ئايەتنىڭ مەنىسى ئۆزگىرىپ كەتمەيدىغان بولسا، ناماز ئۈچ ئىمامنىڭ بىردەك كۆزقارىشى بويىچە بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

### 373.سۇئال: ئايەتلەرنى ھەرىپلەرنى ئۆز جايىدا چىقارماي ئوقۇشنىڭ ھۆكۈملىرى

1. ئۇ ئادەمنىڭ ئىمام بولۇشى توغرا ئەمەستۇر.

2. ئۇ ئادەم داۋاملىق تىلىنى تۈزۈتىشكە ۋە ئايەتلەرنى، ھەرىپلەرنى جايىدىن چىقىرىپ ئوقۇشقا تىرىششى لازىم.

3. ئەگەر ئۇ، ئايەتلەرنى توغرا ئوقۇيدىغان بىر كىشىگە ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇشقا شارائىتى بار ئادەم بولسا، ئۇنىڭ نامازنى يالغۇز ئوقۇشى توغرا ئەمەستۇر.

4. ئەگەر ئۇ، ئايەتلەرنى توغرا ئوقۇيدىغان بىر كىشىگە ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇشقا شارائىتى يار بەرمەيدىغان ئادەم بولسا، تىلىنى تۈزۈتىشكە ۋە ئايەتلەرنى ھەرىپلەرنى جايىدىن چىقىرىپ ئوقۇشقا قىلغان تىرىشچانلىقىنى بوشاشتۇرمىغان ھالدا، نامازنى يالغۇز ئوقۇسىمۇ بولىدۇ.

### 374.سۇئال: نامازدا دىققەت قىلىدىغان موھىم نوقتىلار

1- نامازنى باشلىغىنىڭىزدا ئۇنىڭ ئەدەپ - ئەركانلىرىغا ۋە شەرتلىرىگە رىئايە قىلىش يۈزىسىدىن ھېچقانداق سۆز قىلماسلىقىڭىز، ئوڭ - سولغا قارىماسلىقىڭىز، ئەزالىرىڭىزنى ۋە بەدىنىڭىزنى قالايمىقان ھەرىكەتلەندۈرمەسلىكىڭىز كېرەك. چۈنكى ئەگەر سىز نامازدا سۆز قىلسىڭىز ياكى نامازدىن بولمىغان بىر ئىش بىلەن مەشغۇل بولسىڭىز ياكى بولمىغاندا نامازنىڭ شەرتلىرىدىن بىردە - بىر شەرتنى تەرك قىلسىڭىز نامىزىڭىز بىكار بولىدۇ ۋە سىزنىڭ ئۇ نامازنى شەرتلىرىنى تەلتۆكۈس ئۇرۇندىغان ھالدا قايتىدىن ئوقۇشىڭىز ۋاجىب بولىدۇ.

2- نامازنى باشلىغاندىن كېيىن نامازدا كۆزىڭىزنى ئۇستۇن تەرەپكە قاراتمىغىنىڭىزدەك، كۆزىڭىزنى يۇمۇۋالمايسىز. ئەكسىچە كۆزلىرىڭىز ئۇچۇق بولسۇن. ئەگەر سىز قىيامدا بولسىڭىز سەجدە قىلىدىغان يېرىڭىزگە قاراڭ، رۇكۇدا بولسىڭىز پۇتىڭىزنىڭ ئۇچچىغا قاراڭ، تەشەھھۇدتا ئولتۇرغىنىڭىزدا بولسا شاھادەت بىلەن تەڭ ئۇستىگە كۆتىرىدىغان ئوڭ قولىڭىزنىڭ ئىشارەت بارمىقىغا قاراڭ.

3- كەش ياكى ئاياغ بىلەن ناماز ئوقۇشىڭىز جائىزدۇر. لېكىن نامازغا تۇرۇشتىن بۇرۇن ئايىغىڭىزنى قېقىپ ئۇنىڭ تاپىنىغا قاراپ، ئەگەر بىر ھۆللۈك ياكى نجاسەت كۆرسىڭىز ئۇنى تۈپىغا سۈرتىۋاتقاندىن كېيىن نامازغا تۇرۇشىڭىز لازىم. بىتىڭگە ياكى كەش بىلەن ناماز ئوقۇش (ئەينى زاماندا) يەھۇدىلارغا ئوخشىماسلىق ئۈچۈن نامازنىڭ سۈننەتلىرىنىڭ بىرى ئىدى. زېمىننىڭ ھەممىسى پاك ۋە مەسجىدتۇر. شۇڭا مازارلىقتىن باشقا قانداق يەردە نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەن بولسا شۇ يەردە نامىزىڭىزنى ئوقۇڭ. ئەمما كىمكى قەبرىستانلىقتا ناماز ئوقۇسا باتىل بولىدۇ. يەنە ئىنسانلار غۇسلى قىلىدىغان يەردە ناماز ئوقۇش جائىز بولمايدۇ.

4- ناماز ئوقۇۋاتقان كىشىنىڭ خۇزۇ خۇشۇسىنى بۇزىدىغان پىكىرلەرگە چۆمۈپ كېتىش جائىز ئەمەس. ئەكسىچە ئۇنىڭ دىلى ئاللاھنى ياد قىلىش بىلەن مەشغۇل بولىشى ۋە ئۇنىڭ بىلەن ئاۋات

بولىشى كېرەك.

5. بەش ۋاخ نامازلارنىڭ پەرزلىرىنىلا ئوقۇش كۇپايە قىلمايدۇ. ئاللاھ تائالا بۇيرىغان بەش ۋاخ ناماز، ئۇلارنىڭ پەرزلىرىدۇر. بۇ پەرزلەرنى بارلىق شەرتلىرىگە ۋە جىمى قائىدە تەرتىبلىرىگە تولۇق رىئايە قىلغان ھالدا، كامىل ئادا قىلغان كىشى ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان بەش ۋاخ نامازنى ئادا قىلغان بولىدۇ. ئەمما ئىنسان بەربىر كەمچىلىكلەردىن، خاتالىقلاردىن ۋە نۇقسانلاردىن خالىي بولالمايدۇ. بۇ سەۋەبتىن ھېچكىم نامازلىرىنى ئاللاھ تائالا تەلەپ قىلغان رەۋىشتە تولۇق ئادا قىلدىم دەپ ئېيتالمايدۇ. شۇڭا بەش ۋاخ نامازنى سۈننەتلىرى بىلەن قوشۇپ ئوقۇشقا زور ئېھتىياجلىقمىز. چۈنكى بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرى، پەرزلەردىكى كەمچىلىكلەر ۋە نوقسانلارنى تولۇقلايدۇ ۋە ئايرىم ساۋابقا ئېرىشتۈرىدۇ.

## ئالتىنچى باپ. نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇش

### 375.سۇئال: نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشنىڭ ھۆكمى

ئىسلام دىنى بىرلىك ۋە باراۋەرلىك دىنى بولۇپ، ئاللاھ تائالانى بىر دەپ تونۇشقا، سۆزى بىردەك بولۇشقا ۋە ئاللاھنىڭ مۇستەھكەم ئارغامچىسى (ئاللاھنىڭ دىنى) غا مەھكەم يېپىشىشقا چاقىرىدۇ. شۇڭا ئىسلام دىنى بىر - بىرلىرى بىلەن تونۇشۇپ دوسلۇق ئورنىتىشنى، بىر - بىرىگە نەسىھەت قىلىشنى، بىر - بىرى بىلەن مۇناسىۋەت باغلاشنى، بىر - بىرىگە توغرىنى ۋە چىداملىق بولۇشنى تەۋسىيە قىلىشى ئۈچۈن مۇسۇلمانلارنى مەسجىدلەردە ناماز ئوقۇش ئۈچۈن يىغىلىشقا چاقىرىدۇ.

ئەرلەرنىڭ نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشى ۋاجىپتۇر، دېگەن قاراش ئەڭ توغرا قاراشتۇر ۋە بىرەر ئۆزرىسى يوق تۇرۇپ نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇمىغان ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

### 376.سۇئال: نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشنىڭ پەزىلىتى

ئىسلام دىنىنىڭ جامائەت بىلەن ئوقۇغان نامازنى يالغۇز ئوقۇغان نامازدىن 27 ھەسسە پەزىلەتلىك قىلىشى بولسا، جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشقا تەرغىب قىلىش ۋە ئۇنىڭغا بېرىلگەن ئەھمىيەتنى كۆرسىتىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شۈبھىسىزكى، جامائەت بىلەن ئوقۇلغان نامازنىڭ ساۋابى، يالغۇز ئوقۇلغان نامازنىڭ ساۋابىدىن يىگىرمە بەش ھەسسە ئارتۇق. (تىرمىزى: 216، بۇخارى: 646 )

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جامائەت بىلەن ئوقۇغان ناماز يالغۇز ئوقۇغان نامازدىن يىگىرمە يەتتە دەرىجە ئەۋزەل. (مۇسلىم: 650)

### 377.سۇئال: مەسجىدتە نامازغا ساقلاشنىڭ پەزىلىتى

يەنە بىر رىۋايەتتە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: نامازنى ساقلاپ تۇرغان كىشىگە نامازدا تۇرغاندەك ساۋاب بولىدۇ، دېگەن. (بۇخارى: 659)

مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق كەلگەن: ئۇ كىشى مەسجىدنىڭ ئىچىدە باشقىلارغا ئەزىيەت بەرمىسە ۋە تاھارىتى سۇنۇپ كەتمىسىلا، پەرىشتىلەر: "ئى الله! ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغىن، ئۇنى كەچۈرگىن، تەۋبىسىنى قوبۇل قىلغىن! " دەپ دۇئا قىلىپ تۇرىدۇ. (مۇسلىم: 649)

مۇۋەتتادا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يەنە مۇنداق دېگەنلىكى قوشۇپ رىۋايەت قىلىنغان: ئەگەر ئۇ ناماز ئوقۇغان يېرىدىن تۇرۇپ كېتىپ، مەسجىدنىڭ ئىچىدە يەنە بىر

نامازنىڭ كېلىشىنى كۈتۈپ ئولتۇرسا، شۇ نامازنىڭ ۋاقتى كىرىپ ئۇنى ئوقىغىچە بولغان ئارىلىقتا ئۆتكەن ۋاقتىغا نامازنىڭ ئىچىدە تۇرغاندەك ساۋاب بېرىلىدۇ. (مالىك: 385)

**378.سوئال: خۇپتەن ۋە بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇغاننىڭ پەزىلىتى**

ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: كىمكى خۇپتەننى جامائەت بىلەن ئوقۇسا، كېچىنىڭ يېرىمىنى ناماز بىلەن ئۆتكۈزگەندەك ساۋاب ئالىدۇ. كىمكى بامداتنى جامائەت بىلەن ئادا قىلسا، كېچىچە ئۇخلىماي ناماز ئوقۇغاندەك ساۋاب ئالىدۇ. (مۇسلىم: 656، ئەبۇ داۋۇد: 555)

**379.سوئال: بىرىنچى تەكبىرگە ئۈلگۈرۈشنىڭ پەزىلىتى**

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: كىمكى اللە تائالا ئۈچۈن بىرىنچى تەكبىرگە ئۈلگۈرۈپ جامائەت بىلەن 40 كۈن ناماز ئوقۇسا، ئۇ بەندىنىڭ ئىككى نەرسىدىن قۇتۇلۇپ قېلىشى پۈتۈلىدۇ. بىرىنچىسى، دوزاختىن؛ ئىككىنچىسى، مۇناپىقلىقتىن. (تىرمىزى: 241)

**380.سوئال: مەسجىدكە يىراق جايدىن كېلىشنىڭ پەزىلىتى**

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەسجىدكە ئەڭ يىراقتىن كەلگەن كىشىنىڭ ئەجرى ئەڭ كاتتا بولىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 556)

**381.سوئال: قاراڭغۇدا مەسجىدكە بېرىشنىڭ پەزىلىتى**

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قاراڭغۇدىمۇ مەسجىدلەرگە بارىدىغانلارغا قىيامەت كۈنى تولۇق نۇر بېرىلىدىغانلىقى بىلەن بېشارەت بېرىڭلار. (تىرمىزى: 223)

**382.سوئال: نامازنى ئۆيدە ئوقۇشقا رۇخسەت قىلىنمىغانلار**

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا بىر ئەما كېلىپ: ئى اللەنىڭ ئەلچىسى! مېنى مەسجىدكە يېتىلەپ ئاپىرىپ قويىدىغان ئادەم يوق، شۇڭا نامازنى ئۆيدە ئوقۇغان بولسام، دەپ رۇخسەت سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا رۇخسەت قىلدى. ئۇ رۇخسەت ئېلىپ بولۇپ قايتىپ كېتىۋاتقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى چاقىرىپ: نامازغا چىقىدىغان ئەزان ساداسىنى ئاڭلامسەن؟ دەپ سورىۋىدى، ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداقتا، ئەزانغا ئاۋاز قوشقىن (يەنى نامازغا كەلگىن)! دېدى. (مۇسلىم: 653)

**383.سوئال: ئاياللارنىڭ مەسجىدكە جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ئۈچۈن كېلىش مەسىلىسى**

ئاياللارنىڭ مەسجىدكە جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ئۈچۈن كېلىشى جائىز بولۇپ، ئەرلەرنىڭ ئۇلارنىڭ جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشقا بېرىشتىن چەكلىشى جائىز ئەمەس. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە ئاياللارمۇ ناماز ئوقۇش ئۈچۈن مەسجىدكە كېلەتتى. ئەمما ئۇلارنىڭ بىرەر زىيان - زەخمەتكە يولۇقۇپ قېلىشىدىن قورقسا، بۇنداق ئەھۋالدا ئاياللارنىڭ مەسجىدتە جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشىدىن ئۆيىدە ناماز ئوقۇشى ئەۋزەل. موھمى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ دەۋرىگە كەلگەندە ئەينى ۋاقىتتىكى ساھابە ئاياللارنىڭ تەدرىجى ئازلاپ كېتىشى بىلەن

ئاياللار تۈرلۈك پەرداز بويۇملىرى بولۇپمۇ ئەتىر، ئۇپا ـ ئەڭلىك دىگەندەك خۇشپۇراق بويۇملارنى ئىشلىتىشتىن خالى بولالمىغانلىقى ئۈچۈن ئاياللار بۇنداق ھالەتتە مەسجىدكە كىلىش ئۈچۈن چىقسا پىتنىگە سەۋەپ بولۇپ قالىدىغانلىقى ئۈچۈن ئاياللارنىڭ مەسجىدكە ناماز ئوقۇش ئۈچۈن كىلىشى چەكلەنگەن.

**384.سۇئال: ناماز ئوقۇش ئۈچۈن جامائەت بولۇپ مەسجىدكە يىغىلىشنىڭ ھىكمىتى**

جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ئىسلام دىنىنىڭ ئەڭ چوڭ شۇئارلىرىدىن ۋە دىنى قېرىنداشلىقنى كۈچلەندۈرۈشنىڭ ئەڭ ياخشى يوللىرىدىن بىرى بولۇپ، ئۇنىڭدىن چوڭ بىلەن كىچىك، باي بىلەن گاداي، كاتتا بىلەن تۆۋەننىڭ ئۆتتۇرىسىدا ھىچقانداق بىر پەرق بولماستىن، ھەممە باراۋەر بىر سەپتە ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرىدۇ. ئاللاھنىڭ ئالدىدا ئۇلارنىڭ ئەڭ پەزىلەتلىكراقى ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەڭ تەقۋادار بولغانلاردۇر. جامائەت بىلەن ئوقۇلغان نامازدا باي بىلەن پېقىر، پادىشاھ بىلەن قۇل ئوخشاشلا بىر سەپتە تۇرۇش ۋە ئۇستۇن بىر پەشتاققا جۇغلىشىش ئارقىلىق ئادالەت، بىرلىك ـ باراۋەرلىك ۋە ئىتائەت نامايەن بولىدۇ. ئەگەر مۇسۇلمانلار بۇنىڭ مەنىسىنى ۋە مېغىزىنى بىلەلىسە ئىدى، جامائەتنى قولدىن بەرمەيتتى، ئۇنىڭغا ئەھمىيەتسىزلىك بىلەن قارىمايتتى ۋە ئاللاھنىڭ ئۆيلىرى بولغان مەسجىدلەرنى مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىنى تەرك ئەتكەنلىكى ۋە ئۇنىڭدىن يىراقلىشىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئاللاھقا شىكايەت قىلغۇدەك دەرىجىدە ھىچكىم بارمايدىغان بوش ھالدا تاشلاپ قويمايتتى.

**385.سۇئال: جامائەتكە كەلمەسلىككە ئۆزرى بولالايدىغان سەۋەبلەر**

تۆۋەندىكى ئىشلارنىڭ بىرى تېپىلغاندا جامائەتكە كەلمىسىمۇ بولىدۇ.

1. قاتتىق يامغۇر ياغقان ياكى قاتتىق سوغۇق بولغان ياكى قاتتىق قاراڭغۇ بولغان كېچىدە، ياكى شامال چىققان چاغدا ياكى يوللار بەك پاتقاق، لايلىق بولسىمۇ ناماز ئۆيدە ئوقۇلىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سوغۇق كېچىدە ياكى يامغۇرلۇق كۈنلەردە سەپەرگە چىقسا، مۇئەززىنىنى: دىققەت، ھەممىڭلار نامازنى چۈشكەن يېرىڭلاردا (يەنى چېدىرىڭلاردا) ئوقۇڭلار!، دەپ جاكارلاشقا بۇيرۇيتتى. (مۇسلىم: 697)

2. بىر ئادەم ئەگەر جامائەتكە چىقسا، زالىملاردىن ئۆزىگە ياكى مال مۈلكىگە بىرەر زىيانلىق كېلىشىدىن ئەندىشە قىلسا، ئۇ ئادەم جامائەتكە چىقمىسىمۇ بولىدۇ شۇنىڭدەك يەنە جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇغاندا مال ـ مۈلكىنىڭ يوقاپ كېتىشىدىن ياكى يولۇچى بولسا ھەمراھلىرىنىڭ كېتىپ قېلىشىدىن ئەندىشە قىلسا، نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇمىسىمۇ بولىدۇ.

3. ئولتۇرۇپ قالغانغا ياكى پۇتلىرى كېسىۋېتىلگەنگە ئوخشاش مەسجىدگە مېڭىپ كېلەلمەيدىغان كېسەل ئادەملەرمۇ جامائەتكە كەلمىسە بولىدۇ.

4. كۆڭۈل يېيىشكە تارتىپ تۇرۇدىغان تاماق ھازىر بولۇپ قالغاندا ياكى ئۇ ھالەت بىلەن جامائەتكە كەلسە، تەرىتى قىستاپ قالىدىغان ئىش بولغان، ياكى بىر گۇرۇپ كىشىلەر بىلەن دەرس مۇزاكىرە قىلىۋاتقان بولسا، جامائەتكە كەلمىسىمۇ بولىدۇ.

**386.سۇئال: جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇشنىڭ پەزىلىتىگە ئېرىشىش ئۈچۈن ئوقۇۋاتقان نامزنى بۇزۇش ۋە مەسجىدتىن ناماز ئوقۇماي چىقىپ كېتىشنىڭ ھۆكمى**

بۇ ھەقتە ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە، ئىمام سالام بېرىشتىن بۇرۇن نامازغا ئۈلگىرگەن ئادەم جامائەتنىڭ پەزىلىتىنى تاپقان ھېساپلىنىدۇ.

1)بىر ئادەم سۈننەت  نامازنى ياكى ئوقۇشنى ئۆزگە نەزىر قىلغان بىرەر نامازنى ياكى ئۈستىدىكى قازا نامازنى ئوقۇشقا باشلىغاندا ياكى ئوقۇۋاتقاندا، ئىمام پەرز نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشقا باشلىغان بولسا، ھەتتا ئۇ ئادەمنىڭ باشلىغان نامىزىنىڭ ئوقۇلۇپ بولغان قىسمى بىكار بولۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ، ئۇ ئادەم  پەرز نامازنى ئىمام بىلەن ئوقۇش ئۈچۈن  باشلىغان نامىزىنى بۇزمايدۇ.

2)بىر ئادەم بىر پەرز نامازنى يالغۇز ئوقۇشقا باشلىغاندىن كېيىن ئىمام شۇ پەرز نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشقا باشلىغان بولسا، ئۇ ئادەم بىرىنچى رەكەتتە بولۇپ تېخى بىرىنچى رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلمىغان بولسا، ئۇ ئادەم پەرز نامازنى ئەڭ مۇكەممەل بىر شەكىلدە ئادا قىلىش ئۈچۈن  ئۆرە تۇرۇپلا بىر تەرەپكە سالام بىرىپ نامىزىنى بۇزۇپ ئىمامغا ئىقتىدا قىلىدۇ.

3)  ئەگەر ئۇ ئادەم بىرىنچى رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلىپ بىرىنچى رەكەتنى ئوقۇپ بولغان بولسا، نامىزى ئىككى رەكەت بولۇشى ئۈچۈن  ئۇنىڭغا يەنە بىر رەكەتنى قوشۇپ ئوقۇپ نامازنى ئىككى رەكەت قىلغاندىن كېيىن سالام بېرىپ ئىمامغا ئىقتىدا قىلىدۇ  بۇ، ئەگەر ئۇنىڭ ئوقۇۋاتقان نامىزى ئەسىر ۋە  خۇپتەن نامىزىغا ئوخشاش تۆت رەكەتلىك ناماز بولسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئوقۇۋاتقان نامىزى بامدات ۋە   شام نامىزىغا ئوخشاش ناماز بولسا، بىرىنچى رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلىپ بىرىنچى رەكەتنى ئوقۇپ بولغان بولسىمۇ، ئۇنىڭغا يەنە بىر رەكەتنى قوشۇپ ئولتۇرمايلا نامىزىنى بۇزۇپ ئىمامغا ئىقتىدا قىلىدۇ.

4)پېشىن ياكى جۈمە نامىزىنىڭ تۆت رەكەت سۈننىتىنى ئوقۇۋاتقان ۋاقتىدا پەرزنى ئوقۇش ئۈچۈن  تەكبىر چۈشۈرۈلگەن ياكى خۇتبە ئوقۇش ئۈچۈن  ئىمام مۇنبەرگە چىققان بولسا، تۆت رەكەتلىك سۈننەتنىڭ ئۈچىنچى رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلىپ بولمىغانلا بولسا، ئىككى رەكەتنى ئوقۇپ بولۇپ سالام بېرىپ پېشىن نامازنىڭ پەرزىگە تۇرىدۇ ياكى ئەگەر جۈمە نامىزى بولسا، ئىمامنىڭ خۇتبىسىنى تىڭشايدۇ.  پېشىن ياكى جۈمەنىڭ پەرزىنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئۇ تۆت رەكەت سۈننەتنىڭ قازاسىنى قىلىدۇ.  ئەگەر ئۇ تۆت رەكەتلىك سۈننەتنىڭ ئۈچىنچى رەكىتىنىڭ سەجدىسىنى قىلىپ بولغانلا بولسا، ئۇنى ئايەتلەرنى يەڭگىل قىلىپ ئوقۇپ تۆت رەكەت قىلىپ تولۇقلىۋاتىدۇ.

5) كىمكى مەسجىدكە كەلگەندە جامائەتنىڭ پەرز نامازغا تۇرغانلىقىنى كۆرسە، نامازنىڭ ئالدىدا ئوقۇلىدىغان سۈننەتلەرنى ئوقۇپ ئولتۇرمايلا ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ نامازغا كىرىدۇ.  لىكىن بامدات نامىزىدا ئەگەر بامداتنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇپ كىرگەندىن كېيىنمۇ جامائەتكە ئۈلگىرەلەيدىغان بولسا، ئىمام بامداتنىڭ پەرزىنى ئوقۇغىلى تۇرغان بولسىمۇ بامداتنىڭ سۈننىتىنى مەسجىدنىڭ تېشىدا ئوقۇپ كىرىپ ئاندىن ئىمامغا ئىقتىدا قىلىدۇ.  ئەگەر ئۇ بامداتنىڭ سۈننىتىنى ئوقۇپ ئولتۇرسا، ئىمام بامداتنىڭ پەرزىنى ئوقۇپ بولىدىغان بولسا، سۈننەتنى ئوقۇپ ئولتۇرمايلا ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ پەرزنى ئوقۇيدۇ. پەرز نامازغا تۇرغاندا سۈننەتنى ئوقۇشقا رۇخسەت قىلىنغان ئىش پەقەت بامدات نامىزىنىڭ سۈننىتىگىلا خاستۇر.  چۈنكى بامدات نامىزىنىڭ سۈننىتى نامازلارنىڭ سۈننىتى ئىچىدە ئەڭ كۆپ تەكىتلەنگەن ۋە  پەزىلىتى ئەڭ يۇقىرى سۈننەتتۇر.

6)مەلۇم بىر ناماز ئۈچۈن  ئەزان ئوقۇلۇپ بولغاندىن ياكى ئۇ نامازنىڭ ۋاقتى كىرىپ بولغاندىن كېيىن ئۇ نامازنى ئوقۇماي مەسجىدتىن چىقىپ كېتىش هارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

بىز مەسجىدتە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئولتۇراتتۇق. مۇئەززىن ئەزان توۋلاۋاتقاندا، بىر ئادەم ئورنىدىن تۇرۇپ مەسجىدتىن چىقىپ كەتتى. ئەبۇ ھۇرەيرە ئۇ ئادەمگە قاراپ تۇرۇپ: بۇ ئادەم ئەبۇلقاسىم (پەيغەمبىرىمىز) سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننىتىگە خىلاپلىق قىلدى، دېدى. (مۇسلىم: 655)

## 387.سۇئال: ئىماملىققا ئەڭ لايىق ئادەم

سىلەر بىر جامائەت بولۇپ، نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇماقچى بولساڭلار يالغۇز ئەمەس بىرلىكتە ناماز ئوقۇشۇڭلارغا توغرا كېلىدۇ. شۇڭا سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن كىم ئاللاھنىڭ كىتابى قۇرئان كەرىمنى ياخشىراق ئوقۇيالىسا ئۇ ئالدىغا ئۆتۈپ سىلەرگە ئىمام بولىشى لازىم. ئەگەر قۇرئان كەرىمنى ئوقۇشتا ھەممىڭلار ئوخشاش بولساڭلار بۇ چاغدا ئىچىڭلاردىن كىم ھەزرىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىنى بەكرەك بىلسە ۋە ياخشىراق چۈشەنسە شۇ كىشى ئالدىغا ئۆتۈپ ئىمام بولسۇن. ئەگەر ئىلىم ـ بىلىمدە ۋە چۈشەنچىدە ئوخشاش بولساڭلار، ئىچىڭلاردىن كىمنىڭ يېشى چوڭراق بولسا شۇ ئىمام بولسۇن. ئەمما مەسجىدلەردە ئىماملار مەلۇم بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇلار ئالدىغا ئۆتۈپ نامازنى ئوقۇپ بېرىدۇ، شۇڭا ياخشى ئىماملارنىڭ سايلىنىشى لازىم.

مەن ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە قاراپ: جامائەتكە الله تائالانىڭ كىتابىنى ئەڭ ياخشى ئوقۇيدىغانلار ۋە ئوقۇشنى ئەڭ بۇرۇن ئۆگەنگەنلەر ئىمام بولسۇن. ئەگەر ئىككى كىشى قىرائەتتە تەڭ كېلىپ قالسا، بالدۇر ھىجرەت قىلغىنى ئىمام بولسۇن. ھىجرەت ۋاقتى ئوخشاش بولسا، ياشتا چوڭراقى ئىمام بولسۇن. بىر كىشىنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى يەردە (يەنى ساھىبخانىغا) ئۇنىڭ رۇخسىتىسىز ئىمام بولماڭلار. شۇنداقلا بىرسىنىڭ ھۆقۈق دائىرىسىدىكى يەردە ئۇنىڭ رۇخستىسىز ئىمام بولماڭلار ۋە ساھىبخانىنىڭ رۇخستىسىز ئۇنىڭغا خاس ئورۇندىمۇ ئولتۇرماڭلار. (مۇسلىم: 673)

1)پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىستە كەلگەن كىشىلەرگە، ئالالاھنىڭ كىتابىنى ياخشىراق ئوقىيالايدىغان ئادەم ئىمام بولسۇن دېگەن سۆزىدىن، ئاللاھ تائالانىڭ كىتابىدىكى يەنى قۇرئاندىكى ھۆكۈملەرنى ئەڭ ياخشى بىلىدىغان ئادەم ئىمام بولسۇن، دېگەنلىك كۆزدە تۇتۇلىدۇ. چۈنكى ساھابىلەر قۇرئاننى ئوقۇش بىلەن ئۇنىڭغا قانداق ئەمەل قىلىشنىمۇ ئۆگىنەتتى.

2)ئەگەر ئادەملەر قۇرئاننىڭ ھۆكۈملىرىنى بىلىشتە ۋە ئۇنى ئوقۇشتا باراۋەر بولسا، ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئەڭ تەقۋاسى ئىمام بولۇپ بېرىدۇ. چۈنكى، تەقۋا ئادەم شۈبھىلىك ئىشلاردىن ئەڭ يىراق تۇرىدىغان كىشىدۇر.

3) پەرز نامازلاردا قۇرئاننى ئەڭ ياخشى ئوقۇيالايدىغىنى ۋە دىننى ئەڭ ياخشى بىلىدىغىنى بولۇش شەرتى بىلەن ئاق ـ قارىنى پەرق ئېتەلەيدىغان كىچىك بالىنىڭ چوڭلارغا ئىمام بولىشى جائىزدۇر.

## 388.سۇئال: ئىمام بولۇشى دۇرۇس بولمايدىغان ئادەملەر

1)پاسىق ئادەمنىڭ ئىمام بولۇشى مەكرۇھتۇر. چۈنكى ئۇنداق ئادەم دىن ئىشلىرىغا ئەھمىيەت بەرمەيدۇ. ئۇ، نامازنىڭ بەزى شەرتلىرىنى كەم قىلىپ قويۇشى مۇمكىن.

2) ئەگەر بىر كىشى پاسىق بىر ئادەمنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇشقا توغرا كېلىپ قېلىپ ناماز ئوقۇپ سالغان بولسا، ئۇ كىشىنىڭ نامىزى توغرا بولىدۇ. ساھابىلەر ۋە تابىئىنلەرمۇ ھەججاج ۋە

ئۇنىڭدىن باشقا زالىملارنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇغان.

ئۇبەيدۇللاھ ئىبنى ئەدى ئىبنى خىياردىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇھاسىرىگە چۈشۈپ قالغان ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا كىرىپ: سەن پۈتۈن ئۈممەتنىڭ ئىمامىسەن. ساڭا كەلگەن مۇسىبەتنى كۆرۈپ تۇرۇۋاتىمىز. بىزگە پىتنىنىڭ ئىمامى ناماز ئوقۇپ بېرىۋاتىدۇ، ئۇنىڭ ئارقىسىدا ناماز ئوقۇشتىن بەكمۇ سىقىلىپ كېتىۋاتىمىز، دېدى. ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ناماز ئىنسانىنىڭ ئەمەلىنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر. باشقىلار ياخشى ئىش قىلسا، سەنمۇ ئۇلارغا ئوخشاش ياخشى ئىش قىلغىن. ئۇلار يامان ئىش قىلسا، ئۇلارنىڭ يامانلىقىدىن يىراق تۇرغىن، دېدى. (بۇخارى: 695)

3) دىنىي ھۆكۈملەرنى بىلمەيدىغان ئادەمنىڭ ئىمام بولۇشى مەكرۇھتۇر. ئەگەر كىشىلەر ئارىسىدا كور ئادەمدىن ياخشىراق بىرسى بولمىسا، ئۇ كور ئادەم ئىمام بولۇپ بەرسە بولىدۇ.

4) سالىھ كىشىلەر ياخشى كۆرمەيدىغان پاسىقلىق ۋە جاھىللىق بىلەن ئەيىپلەنگەن كىشىلەرنىڭ نامازدا جامائەتكە ئىمام بولىشى ياخشى ئەمەس. بۇنداق كىشىلەر ئۆزىدىن ئىلمىلىكراق، تەقۋادار ۋە پەزىلەتلىك كىشىلەرنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ ئىمام بولىشى ئۈچۈن مېھرابتىن يىراق تۇرۇشى لازىم. ئىماملىققا لاياقەتلىك كىشىلەرنىڭلا سايلىنىشى كېرەك. چۈنكى ئىماملار بىز بىلەن پەرۋەردىگارىمىز ئارىسىدا ئەلچىلىرىمىز بولۇپ، ئۇلارنىڭ بىزنى ساداقەتلىك بىلەن ئەكس ئەتتۈرىشى (نامايەن قىلىشى) ئۈچۈن بۇ ئەلچىلەرنى بىزنىڭ ياخشىلىرىمىز ئارىسىدىن سايلىشىمىزغا توغرا كېلىدۇ.

**389.سۇئال: ئىمامنىڭ قىلىدىغان ئىشلىرى**

1)ئىمامنى سايلاپ بولغاندىن كېيىن، ئۇلار سىلەرگە ئىمام بولۇپ ناماز ئوقۇپ بېرىش ئۈچۈن ئالدىغا ئۆتۈپ سەپنىڭ ئوتتۇرىسىدا سىلەرنىڭ ئالدىڭلاردا تۇرغاندىن كېيىن، جامائەتنىڭ سېپىنى كۆزدىن كەچۈرۈپ سەپنى تۈپتۈز قىلىدۇ. چۈنكى سەپنى تۈز قىلىش نامازنى تاماملايدىغان شەرتلەردىن بىرىدۇر.

2) نامازغا تەكبىر چۈشۈرۈلۈپ بولغاندىن كېيىن ئىمام تەكبىر تەھرىمە ئېيتىش ئارقىلىق نامازغا شۇرۇ قىلىدۇ. سىلەرمۇ ئۇنىڭ ئارقىسىدىن تەكبىر ئېيتىسىلەر، ئىمامنىڭ ئارقىسىدا تۇرغان ئىقتىدا قىلغۇچىلار پاتىھەدىن باشقا بىر نەرسە ئوقۇمايدۇ.

3) ئىمام جەھرى ئوقۇلىدىغان نامازلاردا قىرائەتنى جەھرەن ئوقۇيدۇ. مەخپى ئوقۇلىدىغان نامازلاردا بولسا قىرائەتنى مەخپى ئوقۇيدۇ.

4) ئىمامنىڭ نامازنى سۈننەتكە ئۇيغۇن ھالدا يېنىك ئوقۇشى سۈننەتتۇر. چۈنكى ئىقتىدا قىلغۇچىلارنىڭ ئارىسىدا ئاجىز، كېسەل ۋە ھاجەتمەن كىشىلەر بولىشى مۇمكىن.

5)نامازنى يېنىك ئوقۇش بولسا پاتىھەدىن كېيىن ئوقۇلىدىغان سۈرە زەمدە قىسقا ئوقۇش دېگەن بولۇپ، رۇكۇ، سەجدە ۋە رۇكۇ بىلەن سەجدە ئارىسىدا تەلتۆكۈس رۇسلىنىشقا ئوخشاش ئىشلاردا بولسا كۆڭۈل راھەتلىكى بىلەن تەئدىل ئەركانلىرىغا رىئايە قىلغان ھالدا ئوقۇش ۋە نامازغا دەخلى يەتكۈدەك دەرىجىدە تېز ئوقۇماسلىقى كېرەك. بۈگۈنكى كۈندە بىر قىسىم ئىماملار بىلەن بەزى كىشىلەرنىڭ نامازدا چېپىپ تۇخۇ دان يېگەندەك ئالدىراپ ئوقۇغان نامازلىرى بولسا باتىل بولۇپ، شەرىئەتنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئۇيغۇن ئەمەس. دېمەككى، نامازدا خۇشۇ ۋە خۇزۇ بولمىسا ئۇ ناماز باتىل بولۇپ، ئۇنىڭدىن كۈتۈلگەن مەقسەت ئەمەلگە ئاشمايدۇ.

**390.سۇئال: ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان جامائەتنىڭ قىلىدىغان ئىشلىرى**

1) ئىمامغا ئىقتىدا قىلغۇچىلار نامازدىكى ھەرىكەتلەردە ئىمامغا ئەگىشىپ ئىمام رۇكۇغا بارغاندىن كېيىن رۇكۇ قىلىدۇ. ئىمام رۇكۇدىن بېشىنى كۆتەرگەندىن كېيىن ئۇمۇ بېشىنى رۇكۇدىن كۆتىرىدۇ. ئىمام سەجدە قىلغاندىن كېيىن سەجدە قىلىدۇ... ناماز تۈگىگۈچىلىك ئىمامغا ئەگىشىدۇ. مەسىلەن: ئىمام سالام بەرگەندىن كېيىن، ئىقتىدا قىلغۇچىلار سالام بېرىدۇ. ئىقتىدا قىلغۇچىلارنىڭ ئىمامدىن بۇرۇن ياكى ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە ھەرىكەت قىلىشى ھارامدۇر.

2)ئىمامغا ئىقتىدا قىلغۇچى بولسا ھەممىشە سۈرە پاتىھەنىلا ئوقۇيدۇ.

3) بىر كىچىك بالا يەنە بىرى ئايال كىشى بولغان تەقدىردىمۇ ئىككى كىشى جامائەت بولىدۇ. شۇڭا سىز نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇماقچى بولغىنىڭىزدا يېنىڭىزدا باشقا بىر كىشى بولسا بىرىڭلار ئالدىغا ئۆتۈپ ئىمام بولسۇن، ئىقتىدا قىلغۇچى بولسا ئىمامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئۇنىڭ بىلەن تەڭ تۇرسۇن. ئىككىڭلارغا ئىقتىدا قىلىش ئۈچۈن باشقا بىر كىشى كەلگەندە، ئىقتىدا قىلغۇچىلارنىڭ ئارقىغا چېكىنىپ يېڭى ئىقتىدا قىلغان كىشى بىلەن بىرلىكتە بىر سەپ بولۇشى، ئىمامنىڭمۇ سەپنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرۇشى لازىم.

4)ئەگەر ئىقتىدا قىلغۇچىلار بۇ ھۆكۈمنى بىلمىسە، بىرى ئىمامنىڭ ئوڭ يېنىدا، يەنە بىرى سول يېنىدا تۇرسا ئۇلارنىڭ بىر سەپ بولۇشى ئۈچۈن ئىمام ئۇلارنىڭ قولىدىن تۇتۇپ ئارقىغا چىقىرىپ قويىدۇ.

5) ئەگەر ئىقتىدا قىلغۇچى ئىمامنىڭ ئايالى ياكى سىڭلىسىغا ئوخشاش ئايال كىشى بولسا، ئۇنىڭ ئىمامنىڭ ئوڭ تەرىپىدە ئەمەس ئارقىسىدا تۇرۇشى كېرەك.

6) كىم ئىمامنىڭ بىر رەكئەتكە يېتىشەلگەن بولسا جامائەت بىلەن ئوقۇلغان نامازنىڭ پەزىلىتىنى تاپقان بولىدۇ. ئەمما ئىمامغا يېتىشەلمىگەن قىسمىنى ئىمام سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن تولۇقلىۋالىدۇ. يەنى ئىمام نامازنى تۈگىتىپ سالام بەرگەندە (ئەگەر سىزنىڭ نامىزىڭىز كام قالغان بولسا) سىز سالام بەرمەستىن قەپ قالغان رەكئەتلەرنى تولۇقلىۋېلىش ئۈچۈن ئورنىڭىزدىن تۇرىسىز.

7) بىر كىشىنىڭ سەپنىڭ كېينىدە يالغۇز تۇرۇپ ناماز ئوقۇشى جائىز بولمايدۇ. شۇڭا بىر كىشى جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ئۈچۈن كەلسە، بىراق سەپ توشۇپ كەتكەن بولۇپ، سەپتە سىغالغۇدەك بىر يەر تاپالمىسا، ئاستاغىنا باراۋەر تۇرۇش ئۈچۈن ئاخىرقى سەپتىن بىر كىشىنى ئارقىغا تارتىپ ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە يېڭى بىر سەپ تۈزۈپ ناماز ئوقۇيدۇ. چۈنكى ئىمامنىڭ ئارقىسىدا يالغۇز تۇرۇپ ناماز ئوقۇغان كىشىنىڭ نامىزى باتىلدۇر.

**391.سۇئال: ئىمام بولىدىغان ئادەمدە تېپىلىشى لازىم بولغان شەرتلەر**

1.ئىمام بولىدىغان ئادەمنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى شەرتتۇر.

2. بالاغەتكە يەتكەن بولۇشى لازىم.

3. ئەر كىشى بولۇشى لازىم.

4. ئۆزرى دەپ قارىلىدىغان ئىشلاردىن خالى بولۇشى لازىم.

5. نامازنىڭ شەرت ۋە پەرزلىرىدە ئىمام بولىدىغان ئادەمنىڭ ئەھۋالى ئىقتىدا قىلىدىغان ئادەمنىڭ ئەھۋالىدىن يۇقىرى ياكى باراۋەر بولۇشى لازىم.

**392.سۇئال: ئىقتىدا قىلىش توغرا بولىدىغان ۋە بولمايدىغان ئادەملەر**

1) ئايەتلەرنى ياخشى ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ ئايەتلەرنى ياخشى ئوقۇيالمايدىغان ئادەمگە ياكى كىكەچ ئادەمگە، ئۈستىدە كىيىم بار ئادەمنىڭ ئۈستىدە كىيىم يوق ئادەمگە، نامازنى ئىشارەت قىلماي ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ نامازنى ئىشارەت قىلىپ ئوقۇيدىغان ئادەمگە ۋە نامازنى ئولتۇرۇپ ئىشارەت قىلىپ ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ نامازنى يېتىپ تۇرۇپ ئىشارەت قىلىپ ئوقۇيدىغان ئادەمگە ئىقتىدا قىلىشى توغرا ئەمەستۇر.

2)تاھارەت ئالغان ئادەمنىڭ تەيەممۇم قىلغان ئادەمگە ئىقتىدا قىلىشى توغرىدۇر.

3)پۇتلىرىنى سۇ بىلەن يۇغان ئادەمنىڭ، ئاياقلىرىغا ياكى تېڭىقلىرىغا مەسھى قىلغان ئادەمگە ئىقتىدا قىلىشى توغرىدۇر.

4) نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇغان ئادەمنىڭ نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇغان ئادەمگە ئىقتىدا قىلىشى توغرىدۇر.

**393.سۇئال: ئىمامغا ئىقتىدا قىلىدىغان ئادەملەر ھازىرلاشقا تېگىشلىك شەرتلەر ۋە ئىمامغا ئەگىشىش**

1. ئىقتىدا قىلىدىغان ئادەم ناماز ئوقۇشنى نىيەت قىلىش بىلەن بىللە ئىمامغا ئىقتىدا قىلىشنىمۇ نىيەت قىلىشى لازىم.

2. ئىقتىدا قىلغان ئادەم نامازدا ئىمامنىڭ ئالدىدا تۇرماسلىقى لازىم.

3. ئىمام ئوقۇماقچى بولغان پەرز ناماز بىلەن ئىقتىدا قىلغان ئادەم ئوقۇماقچى بولغان پەرز ناماز باشقا باشقا ناماز بولماسلىقى لازىم.

4. ئىمام كېچىكىپ قالماسلىقى لازىم.

5. ئىمام بىلەن ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلغان ئادەم ھۆكمەن بولسىمۇ بىر يەردە تۇرۇش لازىم.

6. ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ ئېتىقادى بويىچە ئىمامدىن ئىمامنىڭ نامىزىنى بۇزىدىغان بىرەر ئىش كۆرۈلمەسلىكى لازىم. ئىمامنىڭ نامىزىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشى بىلەن ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەرنىڭ نامىزىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشىنىڭ ھۆكمى نۇرغۇنلىغان ساھابىلەر ۋە تابىئىنلەردىن رىۋايەت قىلىنغاندۇر.

**394.سۇئال: جامائەت بىلەن ئىمامنىڭ بىر يەردە تۇرۇشىغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر**

1)ناماز چۆلدە ياكى چوڭ بىر قورۇدا ئوقۇلغان ۋە ئىمام بىلەن ئىقتىدا قىلغۇچىلارنىڭ ئارىلىقىدا ئەڭ ئاز ئىككى سەپ پاتقۇدەك يەر بوش قالغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئىمامنىڭ كەينىدە تۇرۇپ ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەرنىڭ قىلغان ئىقتىداسى توغرا بولمىغان بولىدۇ.

2) ئىمام بىلەن ئىقتىدا قىلغۇچىلارنىڭ ئارىلىقىدا ھارۋا ئۆتەلگىدەك كەڭ يول بولغان ۋە سەپلەر بىر بىرىگە يېقىن بولمىغان ياكى كىچىك قىيىق ماڭالغۇدەك ئېرىق بولغان ياكى ئىمامنىڭ ئولتۇرۇپ قوپقانلىرىنى بىلگىلى بولمايدىغان دەرىجىدە تۇساپ تۇرىدىغان تام بولغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئىمامنىڭ كەينىدە تۇرۇپ ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەملەرنىڭ قىلغان ئىقتىداسى توغرا بولمىغان بولىدۇ.

3)بىر مەسجىدنىڭ ھەممە يېرى بىر ئورۇن ھېساپلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مەسجىدنىڭ ئىچىدە ئىمام بىلەن ئىقتىدا قىلغۇچىنىڭ ئارىلىقىدا بوش تاشلىنىپ قالغان يەر ئىقتىدا قىلىشنىڭ توغرا بولىشىغا تەسىر يەتكۈزەلمەيدۇ.

4) ئەگەر ناماز مەسجىدتىن باشقا دۇكاندەك ياكى ئۆيدەك بىر يەردە ئوقۇلغان ۋە سەپلەر بىر بىرىگە يېقىن تۇرغان بولسا، بۇ يەر خۇددى مەسجىدكە ئوخشاش بىر ئورۇن ھېساپلىنىدۇ. ئىمامغا قىلىنغان ئىقتىدا توغرا بولغان بولىدۇ.

**395.سۇئال: ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەمنىڭ بىلىشى زۆرۈر بولغان مەسىلىلەر**

1)ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەمنىڭ ئىمامغا نامازنىڭ پەرزلىرىدە ۋە ۋاجىپلىرىدا كېچىكمەستىن ئەگىشىشى ۋاجىپتۇر.

2)ئەگەر ئىمامغا ئەگىشىش ئىشىغا باشقا بىر ۋاجىپ دۇچ كېلىپ قالسا، ئۇ ۋاجىپنى تاشلاپ قويمايدۇ. ئەكسىچە ئۇ ۋاجىپنىمۇ قىلىدۇ، ئاندىن ئىمامغا ئەگىشىشنى داۋامالشتۇرىدۇ. چۈنكى بىر ۋاجىپ ئىشنى قىلغانلىق ئىمامغا ئەگىشىشنى تاشلاپ قويغانلىق ھېساپلانمايدۇ. پەقەت ئۇنى كېچىكتۈرۈپ قويغانلىق ھېساپلىنىدۇ

3) ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەم ئەتتەھەييياتۇنى ئوقۇپ بولغىچە ئىمام ئۈچىنچى رەكەتكە تۇرۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئەتتەھەييياتۇنى ئوقۇيدۇ، ئاندىن ئۈچىنچى رەكەتكە قوپىدۇ. چۈنكى ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇش ۋاجىپتۇر.

4) ئەگەر ئۇ ئەتتەھەييياتۇنى ئاخىرغىچە ئوقۇپ بولماستىن ئىمام بىلەن بىللە تۇرۇپ كەتكەن بولسىمۇ نامىزى توغرا بولغان بولىدۇ.

5) ئىقتىدا قىلغان ئادەم دۇرۇت ۋە دۇئالارنى ئوقۇپ بولۇشتىن ئىلگىرى ئىمام سالام بەرگەن بولسا، ئىمامغا ئەگىشىپ ئىمام بىلەن بىللە سالام بېرىدۇ. چۈنكى دۇرۇت ۋە دۇئالارنى ئوقۇش سۈننەتتۇر.

6) ئىقتىدا قىلغان ئادەم رۇكۇدا ياكى سەجدىدە ئېيتىدىغان تەسبىھلەرنى ئۈچ قېتىم ئېيتىشتىن بۇرۇن ئىمام رۇكۇدىن ياكى سەجدىدىن بېشىنى كۆتىرسە، ئۇ ئادەمنىڭ ئىمامغا ئەگىشىشى لازىم.

7) ئىقتىدا قىلغان ئادەم بېشىنى رۇكۇدىن ياكى سەجدىدىن ئىمامدىن بۇرۇن كۆتىرىپ قالسا، قايتا رۇكۇغا ياكى سەجدىگە بېرىشى لازىم. ئۇ، بۇنداق قىلىش بىلەن رۇكۇنى ياكى سەجدىنى ئىككى قېتىم قىلغان ھېساپلىنىپ قالمايدۇ.

**396.سۇئال: جامائەتنىڭ ئىمامدىن كېيىن قىلىدىغان ئىشلىرى**

1. جامائەت ئەتتىھەيياتۇنى ئوقۇپ بولماستىن ئىمام سالام بەرگەن بولسا ، جامائەت ئىمامغا ئەگەشمەستىن ئەتتىھەيياتۇنى تولۇق ئوقۇپ بولۇپ ئاندىن سالام بىرىدۇ. چۈنكى ئەتتىھەيياتۇنى ئوقۇش ھەركىم ئۈچۈن ۋاجىپ.

2. جامائەت ئالللاھۇممە سەللى ۋە بارىك دۇرۇدلىرىنى ئوقۇپ بولماستىن ئىمام سالام بەرگەن بولسا ، جامائەت دۇرۇدنى تەرىك قىلىدۇ ۋە ئىمام بىلەن بىرلىكتە سالام بىرىپ نامازدىن چىقىدۇ.

3. ئىككى رىكەتتىن كۆپ نامازلارنىڭ ئىككىنچى رىكىتىدىن كېيىنكى ئولتۇرۇشتا ئىمام، جامائەت ئەتتىھەيياتۇنى ئوقۇپ بولماستىن 3- رىكەتكە قوپۇپ كەتكەن بولسا ، جامائەت ئەتتىھەيياتۇنى ئوقۇپ ئاندىن ئىمامغا ئەگىشىدۇ.

4. جامائەت رۇكۇدا ياكى سەجدىدە ئۈچ قىتىم تەسبىھ ئەيتىپ بولغىچىلىك ئىمام تۇرۇپ كەتسە، جامائەت ئىمام بىلەن بىرگە تۇرىدۇ.

5. ئىمام ئىككى سەجدىدىن كىيىن يەنە بىر سەجدە قىلماقچى بولسا ، جامائەت ئۇنىڭغا

ئەگەشمەيدۇ.

6. ئىمام نامازنىڭ ئاخىردىكى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرماستىن تۇرۇپ كەتسە ، جامائەت تۇرمايدۇ. بەلكى ئىمامنى كۈتىدۇ. ئەگەر تۇرۇپ كەتسە ئۇلارنىڭ نامىزى بۇزۇلىدۇ.

7. جامائەت ئەتتەھىياتۇنى ئوقۇپ بولۇپ ئىمامدىن بۇرۇن سالام بىرىپ نامازدىن چىقسىمۇ ئۇلارنىڭ نامىزى دۇرۇس بولىدۇ ، بىراق مەكرۇھلۇق بىلەن ئادا تاپىدۇ.

## 397.سۇئال: ئىمام قىلمىسا جامائەتمۇ قىلمايدىغان ئىشلار

1. تەراۋىھ نامىزىنىڭ ئاخىرقى رەكىتىدە ئىمام قۇنۇت دۇئاسىنى ئوقۇشنى ئۇنتۇپ رۇكۇ قىلسا ، جامائەتمۇ ئوقۇماستىن رۇكۇ قىلىدۇ.

2. ئىمام سەجدى سەھۋى قىلمىسا جامائەتمۇ قىلمايدۇ.

3. ئىمام تىلاۋەت سەجدىسى قىلمىسا جامائەتمۇ قىلمايدۇ.

4. ئىمام ھېيت نامازلىرىنىڭ ئارتۇق تەكبىرلىرىنى ئېيتمىسا جامائەتمۇ ئېيتمايدۇ.

5. ئىمام تۆت رەكەتلىك نامازنىڭ ئىككىنچى رەكىتىدە ئولتۇرمىسا ، جامائەتمۇ ئولتۇرمايدۇ.

## 398.سۇئال: ئىمام قىلمىسىمۇ جامائەت قىلىدىغان ئىشلار

1. ناماز باشلاش تەكبىرلىرىدە قوللارنى كۆتۈرۈش.

2. سانا ئوقۇش.

3. رۇكۇغا ئېگىلىشتە تەكبىر ئېيتىش.

4. سەجدىلەرگە بارغاندا ۋە ئۇنىڭدىن تۇرغاندا تەكبىر ئېيتىش.

5. رۇكۇ ۋە سەجدىلەردە تەسبىھ ئېيتىش.

6. ئىمام سەمىئاللاھۇ لىمەن ھەمىدە دىمىسىمۇ ، جامائەت رەببەنا ۋە لەكەلھەمدۇ، دىيىش.

7. تەھىييات دۇئاسىنى باشقا دۇئا ۋە دۇرۇدلار بىلەن تولۇق ئوقۇش.

8. نامازدىن كيىن سالام بىرىش.

9. قۇربان ھېيتىنىڭ تەشرىق تەكبىرلىرىنى ئېيتىش.

## 399.سۇئال: مەسجىدلەرگە بىرىشتا بىلىۋىلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر

مەسجىدلەر ئاللاھ تائالانىڭ ئۆيلىرىدۇر. مەسجىدلەر ئۇلارنى ھۆرمەتلەش ۋە ئۇلۇغلاش يۈزىسىدىن ئاللاھ تائالانىڭ ئۆيلىرى دەپ ئاللاھ تائالاغا نىسبەت بىرىلىدۇ. مەسجىدلەرگە بارغاندا رىئايە قىلىش لازىم بولغان بەزى ھۆكۈملەر بار.

1)مەسجىدلەرنى ھۆرمەتلەش ۋە ئۇلارنى ئۇلۇغلاش ئۇلاردا ئىبادەت قىلىش، ئۇلارنى ھەر خىل پاسكىنا ، نىجىس نەرسىلەردىن ، بەتبۇي پۇراقلاردىن پاك تۇتۇش ۋە ئۇلاردا يامان سۆز، سودا سېتىق قىلىشتىن ساقلىنىش بىلەن بولىدۇ.

2)ئەگەر كىچىك بالىلارنىڭ ۋە ساراڭلارنىڭ مەسجىدنى نىجىس ۋە پاسكىنا قىلىپ قويۇش ئېھتىمالى كۈچلۈك بولسا ئۇلارنى مەسجىدكە ئېلىپ كىرىش ھارامدۇر.

3)مەسجىدلەرنىڭ ئىشىكلىرىنى ئۇزرىسىز قۇلۇپ سىلىپ تاقاپ قويۇش مەكرۇھتۇر.

4) سامساق، پىياز ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش يىرگىنچىلىك پۇرايدىغان نەرسىلەرنى يىگەن بولسىڭىز سىزدىن شۇ پۇراق يوقالمىغۇچە مەسجىدكە كىرىپ ناماز ئوقۇۋاتقانلارنى بىئارام قىلماسلىقىڭىز كېرەك.

5) مەسجىدكە كەلگەن ئادەملەر ئۆزلىرىنىڭ كىيىم كۈچەكلىرىنىڭ ۋە تەنلىرىنىڭ پاكىزە

بولۇشىغا دىققەت قىلىشى لازىم.

6) مەسجىدكە كىرگەن ۋاقتىڭىزدا تۆۋەندىكى دۇئانى ئوقۇڭ: ''بسم الله والسلام على رسول الله، اللهم اغفرلي ذنوبي، وافتح لي أبواب رحمتك'' بىسمىللاھى ۋەسسەلامۇ ئەلا رەسۇلۇللاھ ئاللاھۇممە مەغپىرلىي زۇنۇبى ۋەپتەھلىي ئەبۋابە رەھمەتىكە (ئاللاھنىڭ نامى ۋە رەسۇلۇللاھقا ئامانلىق تىلەش بىلەن كىرىمەن. ئى ئاللاھ گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا رەھمەت ئىشىكىڭنى ئېچىۋاتقىن). ئارقىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىڭ. كىرگەندە ئوڭ پۇتىڭىز بىلەن كىرىڭ. چىققاندا سول پۇتىڭىز بىلەن چىقىڭ ۋە چىقىۋېتىپ تۆۋەندىكى دۇئانى ئوقۇڭ: ''بسمِ الله والسَّلاَمُ على رسول الله، اللهم اغفِرْلِي ذُنُوبِيْ، وافْتَحْ لِي أَبْوَابَ فَضْلِكَ''.بىسمىللاھى ۋەسسەلامۇ ئەلا رەسۇلۇللاھ ئاللاھۇممە مەغپىرلىي زۇنۇبى ۋەپتەھلىي ئەبۋابە پەزلىكە (ئاللاھنىڭ نامى ۋە رەسۇلۇللاھقا ئامانلىق تىلەش بىلەن كىرىمەن. ئى ئاللاھ گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا پەزلى - نېمەتلىرىڭنىڭ ئىشىكىنى ئېچىۋەتكىن). ئارقىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىڭ.

مەسجىدلەرنىڭ ئىچىدە پەزىلىتى ئەڭ يۇقىرى مەسجىد ھەرام مەسجىدىدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا، مەدىنىدىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا، ئەقسا مەسجىدىدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا، قۇبا مەسجىدىدۇر. ئۇنىڭدىن قالسا، ئەڭ بۇرۇن سېلىنغان مەسجىدتۇر. ئۇنىڭدىن قالسا، ئەڭ كۆپ ئادەم سىغىدىغان ئەڭ چوڭ مەسجىدلەردۇر. لېكىن بۇنداق چوڭ مەسجىدلەرنىڭ ئىچىدىنمۇ پەزىلىتى ئەڭ يۇقىرىسى بولسا، ئەڭ بۇرۇن سېلىنغان مەسجىدتۇر.

### 400. سۇئال: مەسجىدكە كىرىشنىڭ ئەدەپلىرى

1. كەمتەرلىك بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ ئۆيىگە كىرىش.
2. مەسجىد كە كىرگەندىن كېيىن ئولتۇرماستىن ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇش.
3. ساۋاپىنىڭ كۆپرەك بولۇشى ئۈچۈن مەسجىد كە سالماق قەدەم بىلەن بېرىش.
4. جامائەت بىلەن ناماز باشلانغۇچىلىك قىبلىگە قاراپ ئەدەپ بىلەن ئولتۇرۇپ ئاللاھ تائالانىڭ زىكرى بىلەن مەشغۇل بولۇش. ئۇزرىسىز ھالدا پۇتلىرىنى ھەر تەرەپكە سۇنۇپ ئولتۇرۇشتىن ، مەسجىدنىڭ قىبلە تېمىغا يۆلىنىپ ياكى تامغا يېقىن يەردە قىبلىگە كەيىننى، جامائەتكە ئالدىنى قىلىپ ئولتۇرۇشتىن، ئاللاھنىڭ زىكرىدىن غەيرى سۆزلەرنى يەنى دۇنيا سۆزىنى قىلىشتىن ساقلىنىش لازىم. ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ جامائەتنىڭ بامدات نامىزىنىڭ ئەزان بىلەن تەكبىرى ئارىلىقىدا مەسجىدنىڭ قىبلە تېمىغا يۆلىنىپ ئولتۇرغانلىقىنى كۆرۈپ: ”پەرىشتىلەرنىڭ نامىزىنىڭ ئالدىدا تۇرۇۋۋالماڭلار! “ دېدى. ( ئەلكەبىر8943 )
5. ھەر قانداق چوڭ كىچىك گۇناھلار ئۈچۈن تەۋبىنى يېڭىلاش.
6. نامازدا تۇرغاندا سەپنى تۈزەش، بوش ئورۇنلارنى تولدۇرۇش.
7. نامازغا چىرايلىق كىيىنىپ بېرىش.

## يەتتىنچى باپ. نامازنىڭ تۈرلىرى

### 401. سۇئال: نامازنىڭ تۈرلىرى

ناماز ئۈچ تۈرگە بۆلىنىدۇ:

1. پەرز نامازلار- بۇ، ھەر بىر ئادەمنىڭ ئۆزىگە پەرز قىلىنغان ناماز بولۇپ ھەر بىر ئادەم ئۆزى ئوقۇمىسا بولمايدىغان نامازلاردۇر. بۇلار بەش ۋاخ ناماز ۋە جۇمە نامازلىرىدىن ئىبارەتتۇر. جامائەت ئۈستىگە پەرز قىلىنغان نامازلار بولسا، ئاۋام خەلق ئىچىدىن بىر تۈركۈم ئادەم ئادا قىلىسا قالغانلاردىن ئۇنى ئادا قىلىش مەسئۇلىيىتى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدىغان، ئەگەر ئۇ بىر تۈركۈم كىشىلەرمۇ ئۇنى ئادا قىلمىسا، پۈتۈن ئاۋام خەلق گۇناھكار بولىدىغان پەرز نامازدۇر. ئۇ بولسا، جىنازە نامىزىدۇر.

2. ۋاجىپ نامازلار- بۇ، ۋىتىر نامىزىغا ۋە باشلاپ بولغاندىن كېيىن، تولۇق ئوقۇپ بولمايلا بۇزۇۋاتقان نەپلە نامازنىڭ قازاسىنى قىلىشقا ئوخشاش، ئۇنى ئادا قىلىشنى بۇيرۇپ كەلگەن بۇيرۇق پەرز نامازلارنى ئادا قىلىشقا، بۇيرۇقتىن ئاجىزراق ۋە سۈننەت نامازلارنى ئادا قىلىشقا بۇيرۇپ كەلگەن، بۇيرۇقتىن كۈچلۈكرەك بولغان نامازلاردۇر.

3. سۈننەت نامازلار- بۇ، سۈننەت ناماز ۋە تەكىتلەنگەن سۈننەت ناماز دەپ ئىككىگە ئايرىلىدۇ.

## 402. سۇئال: بەش ۋاقىت نامازنىڭ بۇيرۇلۇش سەۋەبى

بىر كېچە كۈندۈزدە بەش ۋاقىت ناماز بولۇپ، جانابى ئاللاھ بۇ نامازلارنى مۇسۇلمانلارنىڭ كۆڭۈللىرىنى يىغىشى ۋە ئۇنىڭ بىلەن دىللىرىنى پاكلىشى، ھەممىدىن ئۇلۇغ ۋە كاتتا ئاللاھ بىلەن كۈچلۈك ئالاقە باغلىشى ۋە داۋاملىق ئاللاھنى ياد قىلىپ تۇرىشى ئۈچۈن پەرز قىلغان. بۇ ئالاقىنىڭ لەززىتىنى مۆئمىنلەردىن باشقىسى بىلەلمىگىنىدەك، ئىمان ۋە ئىبادەتنىڭ ھالاۋىتىنىمۇ مۇتتەقىيلەردىن باشقىسى تېتىيالمايدۇ. بۇ نامازلارنى لايىقىدا ئادا قىلغان كىشىلەرنى ئاللاھنىڭ جەننەتكە كىرگۈزىدىغانلىقىغا ۋەدىسى بولۇپ، بۇ نامازلارنى ئوقۇمىغانلارغا ۋەدىسى يوقتۇر. بۇ خىل كىشىلەرنى خالىسا ئازابقا دۇچار قىلىدۇ. خالىسا ئەپۇ قىلىدۇ. چۈنكى بۇ نامازلار ئادا قىلىش جەھەتتە بەش ۋاقىت بولسىمۇ، ئەجرى ۋە ساۋابقا كەلگەندە بىرگە ئون ھېسابىغا ئاساسەن ئەللىك ۋاقىت نامازنىڭ ساۋابى بېرىلىدۇ.

## 403. سۇئال: بەش ۋاقىت نامازنىڭ پەرزى ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

بەش ۋاقىت نامازنىڭ ئىچىدە پەرز ۋە سۈننەت نامازلار بولۇپ، پەرزلەر بولسا، ئۇنىڭ رەكئەت سانى بامداتتا ئىككى، ناماز شامدا ئۈچ، پېشىن، ناماز دىگەر ۋە ناماز خۇپتەندە تۆت رەكئەتتىن بولۇپ، بىر كېچە - كۈندۈزدە جەمئىي ئون يەتتە رەكئەتتۇر. ئادا قىلغان ئىنسانلار ساۋابقا ئېرىشىدىغان، ئوقۇمىغانلار جازالىنىدىغان نامازلار مانا مۇشۇ پەرز نامازلار بولۇپ، قۇرئان كەرىمدە پەزر قىلىنغانلىقىغا دائىر ئۈچۇق دەلىل (يەنى ئايەت) بولغان نامازلار پەرز نامازلاردۇر.

## 404. سۇئال: بەش ۋاقىت نامازنىڭ سۈننىتى ۋە ئۇنىڭ ھۆكمى

سۈننەت نامازلار بولسا، بۇلارنىڭ ئومۇمى ئون ئىككى رەكئەت بولۇپ، پېشىندە ئالتە رەكئەت، بامدات ، ناماز شام ۋە خۇپتەندە ئىككى رەكئەت سۈننەت نامىزى باردۇر. بۇ نامازلارنى ئوقۇغانلار ساۋابقا ئېرىشىدۇ، ئاللاھقا يېقىنلىشىدۇ، لېكىن ئوقۇمىغانلار، (قىيامەتتە) ئازاپقا دۇچار بولمايدۇ. شۇنداقتىمۇ رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام بىز ئۈچۈن ئەڭ ياخشى ئۈلگە بولغانلىقتىن سۈننەتلەرنىمۇ ئوقۇشىمىز، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىزىدىن مېڭىشىمىز كېرەك. چۈنكى، جانابى ئاللاھ بىزنى شۇنداق قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: « پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار، الله تىن قورقۇڭلار، ھەقىقەتەن اللهنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر»،

(ھەشىر سۈرىسى 7 ـ ئايەت)

**405. سۇئال: بامداتنىڭ سۈننىتىنىڭ پەزىلىتى ۋە قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى**

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتى دۇنيا ۋە دۇنيادىكى بارلىق نەرسىلەردىن ياخشىدۇر. (مۇسلىم: 725)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بامدات نامىزىنىڭ ئەزان ـ تەكبىرىنىڭ ئارىلىقىدا بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى يەڭگىل ئوقۇيتتى. (بۇخارى: 619)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى (ۋاقتىدا) ئوقۇيالمىغانلار كۈن چىققاندىن كېيىن ئوقۇسۇن!. (تىرمىزى: 423)

بامداتنىڭ ئىككى رەكەت سۈننىتى رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام ھەتتا سەپەردىمۇ داۋاملىق ئوقۇغان ۋە تەكىتلىگەن بىر سۈننەتتۇر.

نامازنىڭ شەرتلىرىنى ھازىرلاپ بولغاندىن كېيىن، تاھارەت بىلەن پاكىز يەرگە بارىمىز. ئەگەر يەرنىڭ پاكىز بولماسلىق ئېھتىمالى بولسا، جايناماز ئىشلىتىمىز. جاينامازنىڭ يۆنىلىشىنى قىبلىگە قارىتىپ سېلىپ، ئۈنىڭ ئۈستىگە كېلىپ، قىبلىگە يۈزلەنگەن ھالدا تۈپتۈز ئۆرە تۇرۇپ ئىچىمىزدە ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن دەپ « بامدات » نامىزىنىڭ ئىككى رەكئەت سۈننىتىنى ئوقۇشقا نىيەت قىلدىم دەپ نىيەت قىلىمىز ۋە ئاللاھ ئەكبەر دەپ تەكبىر ئېيتىپ ئىككى قولىمىزنى ئىككى قۇلاقنىڭ باراۋىرىدە كۆتۈرىمىز. ئالقانلارنى قىبلىگە قارىتىمىز. ( ئاياللار تەكبىردە ئىككى قولىنى ئىككى مۈرىسىگىچە كۆتۈرىدۇ. ئالقانلىرىنى ئەرلەرگە ئوخشاش قىبلىگە قارىتىدۇ ). تەكبىر ئېيتىپ بولغاندىن قوللىرىمىزنى چۈشۈرۈپ كىندىكىمىزنىڭ ئاستىغا قويۇپ قول باغلاپ تۇرىمىز، يەنى ئوڭ قولىمىزنىڭ ئالقىنىنى سول قولىمىزنىڭ ئالقىنىنىڭ دۈمبىسى ئۈستىگە ئېلىپ، ئوڭ قولىمىزنىڭ باش ۋە چىمىلتاق بارماقلىرى بىلەن سول قولىمىزنىڭ بېغىشىنى تۇتىمىز. ( ئاياللار قىيامدا تۇرغاندا، قوللىرىنى كۆكرەكلىرىنىڭ ئۈستىگە قويۇپ تۇرىدۇ. ئوڭ قولىنى سول قولىنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ. كۆزلىرىنى سەجدىگاھقا قارىتىپ، پۇتلىرىنى ھەم جۈپلەشتۈرىدۇ، تىزلىرى تىك تۇرىدۇ ). ئەر ۋە ئايال ھەرقانداق كىشى قىيامدا تۇرغاندا كۆزلەر سەجدىگاھقا قاراپ تۇرىدۇ، ئوڭ سولغا ياكى يوقىرى تۆۋەنگە قاراشقا بولمايدۇ. شۇنداقلا كۆزلەرنى يۇمۇۋېلىشقىمۇ بولمايدۇ. ئىككى پۇتنىڭ ئارىلىقى تۆت بارماق سىغقۇدەك كەڭلىكتە ئوچۇق قالدۇرىلىدۇ. تىزلارنى ئەگمەستىن تىك تۇتىمىز، باش گەۋدە ئوڭ سولغا تەۋرەنمەستىن ساڭگىلاپ تۇرىدۇ. ئاندىن سانا ئوقۇيمىز، ئەۋزۇ، بىسمىللاھ كەلىمىرىنى دەپ بولغاندىن كىيىن سۈرە پاتىھەنى ئىچىڭىزدە ئوقۇپ ئۇنىڭغا بىر سۈرە قوشۇپ ئوقۇيسىز. ئاندىن رۇكۇغا ئىگىلىسىز، رۇكۇدا ئۈچ قېتىم سۇبھانە رەببىيەل ئەزىيم دەيسىز، رۇكۇدىن تۇرغاندا سەمىئاللاھۇ لىمەن ھەمىدە رەببەنا لەكەلھەدۇ ھەمدەن كەسىرەن تەييىبەن مۇبارەكەن پىيھى دەپ ئاندىن سەجدىگە بارىسىز، سەجدىدە ئۈچ قېتىم سۇبھانە رەببىيەل ئەلا دەيسىز. ئىككى سەجدە ئارلىقدا ئاللاھۇممەغپىرلى ۋەرھەمنى ۋەئاپىينى ۋەھدىنى ۋەرزۇقنى دىگەن تەسبىھنى ئەيتىسىز ھەم ئەيتىپ بولغىدەك مىقداردا ئولتۇرىسىز. ئاندىن ئىككىنچى رەكەتكە تۇرىسىز. ئىككىنچى رىكەتكە تۇرغاندا سانا ئوقۇمايسىز. بىسمىللاھ كەلىمىسنى دەپ ، پاتىھەگە ئۆتۈسىز. قالغان تەرتىپلىرى بىرىنچى رىكەتكە ئوخشاشتۇر. ئىككىنچى رەكەتنىڭ سەجدىسىدىن كيىن ئولتۇرۇپ ئەتتەھىياتۇ، ئاللاھۇمما سەللى، بارىك،

رەببەنا قاتارلىق دۇئا دۇرۇتلارنى ئوقۇپ بولۇپ ئاندىن ئوڭ، سول تەرەپلەرگە سالام بېرىپ نامازدىن چىقىسىز.

## 406. سۇئال: بامداتنىڭ پەرزى

ئىككى رەكئەت سۈننەت نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، ئىككى رەكئەت پەرزنى ئوقۇيسىز. بامدات نامىزىنىڭ پەرزىنىڭ ئوقۇلىشمۇ، خۇددى ئۇنىڭ سۈننىتىنىڭ ئوقۇلىشىغا ئوخشاشتۇر. پەقەت نىيەت پەرقلىق بولىدۇ. چۈنكى سۈننەتكە سۈننەت، پەرزگە پەرز دەپ نىيەت قىلىش كېرەك. يەنە بىر پەرقى شۇكى، بامدات نامىزىنىڭ پەرزىنى ئوقۇش ئالدىدا ئەرلەر ئۈچۈن تەكبىر ئېيتىش سۈننەتتۇر. بۇ ئىككى رەكئەتتە قىرائەتنى ئۈزۈنراق ۋە ئۈنلۈك ئوقۇيسىز. شۈبھىسىزكى، سىز بۇ نامازدا ئىسلامنىڭ ئۇلۇغ بىر دىن ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىسىز، قاراڭغۇ بىر ۋاقىتتا قۇرئاننىڭ ھالاۋىتىنى تېتىيالايسىز. شۇنىڭ بىلەن سىز يېڭى كۈنىڭىزنى رەھمەت تىلىگەن، ھەمدۇ سانا ئېيتقان ۋە روھىڭىزنى نۇرلاندۇرۇپ داۋاملىق رەھمەت قىلغۇچى ئاللاھنىڭ بامدات ۋاقتىدىكى چاقىرىقى ئاستىدا مەۋجۇت بولغان ۋە ئىچىڭىزنى يورۇتقان ئىلاھىي نۇرلارنى قولغا كەلتۈرگەن ھالدا قارشى ئالىسىز.

بىرىنچى رەكئەتنىڭ ئىككىنچى سەجدىسىدىن كېيىن ئۆرە تۇرىسىز، ئاندىن " بىسمىللاھىر رەھمانىر رەھىيم* “ دەيسىز ۋە ئارقىسىدىن سۈرە پاتىھە بىلەن بىرگە قۇرئاندىن ئىقتىدارىڭىزنىڭ يېتىشچە ئوقۇيسىز، ئاندىن ”ئاللاھۇ ئەكبەر “دەپ تەكبىر ئېيتقان ھالدا رۇكۇ قىلىسىز، سەجدە قىلىسىز ۋە بىرىنچى رەكئەتتە نېمە ئىش قىلغان بولسىڭىز ئۆز ئەينىسىنى قىلىسىز. ئىككىنچى سەجدە تۈگىگەندىن كېيىن ئولتۇرۇرسىز. ئولتۇرغاندا سول پۇتىڭىزنى يەرگە قويۇپ ئۇنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرىسىز. ئوڭ پۇتىڭىزنىڭ ئۇچىنى قىبلىگە قاراتقان ھالەتتە ئوڭ قولىڭىزنى ئوڭ تىزىڭىزنىڭ ئۈستىدە، سول قولىڭىزنى سول تىزىڭىزنىڭ ئۈستىدە قويۇپ ئىشارەت ۋە باش بارمىقىڭىزدىن باشقا بارماقلىرىڭىزنى بىر - بىرگە يېقىن تۇتقان ھالدا ئولتۇرغاندىن كېيىن ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇيسىز، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت يوللايسىز. ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇپ، ئۇنىڭدىن كېيىن خالىغىنىڭىزچە دۇئا قىلىپ بولغاندىن كېيىن، سالام بېرىش ئارقىلىق نامازدىن چىقىسىز. سالام بېرىشتە يۈزىڭىزنى ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋە رەھمەتۇللا دېگەن ھالەتتە ئوڭ تەرەپكە قارىتىسىز، ئاندىن يەنە ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ۋە رەھمەتۇللا دېگەن ھالەتتە يۈزىڭىزنى سول تەرەپكە قارىتىسىز.

شۇنىڭ بىلەن ناماز تۈگىگەن ۋە ئاخىرلاشقان بولىدۇ. سالام بېرىپ نامازدىن چىققاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن نەقىل قىلىنغان دۇئا تېكستلىرى بىلەن دۇئا قىلىش لازىم. مۇسۇلمانلارنىڭ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە ئەمەل قىلىش، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىز باسارى بولۇش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن نەقىل قىلىنغان دۇئا تېكستلىرىنى يادقا ئېلىشى ۋە ئۇ دۇئالار بىلەن دۇئا قىلىشى سۈننەتتۇر.

## 407. سۇئال: بامداتنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بامدات نامىزىنى ئوقۇسا، ئۇ كىشى الله تائالانىڭ ھىمايىسىدە بولىدۇ، الله تائالا سىلەردىن ئۆز ھىمايىسىدىكى كىشى توغرۇلۇق ھېساب ئېلىپ قالمىسۇن. (تىرمىزى: 2164)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بامدات نامىزىنى جامائەت

بىلەن ئوقۇپ، ئاندىن كېيىن كۈن چىققۇچە الله تائالاغا زىكرى ئېيتىپ، كۈن چىققاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت زۇھا (چاشگاھ ۋاقتى) نامىزى ئوقۇسا، ئۇ كىشىگە ھەج ۋە ئۆمرە قىلغانىنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەج ۋە ئۆمرىنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ دېگەن كەلىمىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان. (تىرمىزى: 586)

## 408. سۇئال: پېشىن نامىزى

كۈندۈزنىڭ يېرىمىدىن كېيىن ئىنسانغا قىلىۋاتقان ئىشى تۈپەيلى ھارغىنلىق ۋە چارچاش پەيدا بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن كىشى روھىنى تىنچلاندۇرىدىغان بىر ئىشقا مۇھتاج بولۇپ، پېشىن نامىزى ئوقۇشقا تۇتۇش قىلىدۇ ۋە بەدىنىنىڭ ئاكتىپچانلىقىنى يېڭىدىن پەيدا قىلىش ئۈچۈن تاھارەت ئالىدۇ، ئاندىن قىبلىگە ئالدىنى قىلغان ھالدا پەرۋەردىگارى بىلەن خالىي قالىدۇ ۋە سۆيۈملۈك ياراتقۇچىسى بىلەن مەخپىي دەرتلىشىش بىلەن بولۇپ كېتىپ ئۆزىنىڭ ھارغىنلىقىنى ئۇنتۇپ كېتىدۇ، روھىي جەھەتتىن ئاكتىپچانلىقىنى قايتىدىن پەيدا قىلغاندىن كېيىن ناخوشلۇقتىن قۇتۇلغان ھالدا نامازنى تۈگىتىدۇ ۋە خىزمىتىگە بۇرۇنقىدىنمۇ بەكرەك كۈچلۈك ۋە چىن ئىرادە بىلەن قايتىدۇ.

پېشىن نامىزىدا پەرزدىن بۇرۇن ئوقۇلىدىغان تۆت رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن تۆت رەكئەت پەرزنى ئوقۇيسىز، ئاندىن سۈننىتى مۇئەككەدە بولغان ئىككى رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇيسىز. مەيلى ئىمام بولۇڭ، مەيلى ئىقتىدا قىلغۇچى بولۇڭ ۋە مەيلى يالغۇز ناماز ئوقۇڭ پېشىن نامىزىنىڭ ھەممىسىدە قىرائەتنى ئىچىڭىزدە مەخپىي ئوقۇيسىز.

## 409. سۇئال: تۆت رەكئەتلىك نامازقانداق ئوقۇلىدۇ؟

بىز يۇقىرىدا ئىككى رەكئەت ئوقۇلىدىغان بامدات نامىزىنى تەپسىلى تونۇشتۇرۇپ ئۆتتۇق. ئەگەر سىز ئۇنى ياخشى ئۆگەنگەن بولسىڭىز قالغان نامازلارنى ئۆگىنىشىڭىز ئوڭاي بولىدۇ. ئەگەر ناماز پېشىن، ناماز دىگەر ۋە خۇپتەنگە ئوخشاش تۆت رەكئەتتىن ئوقۇلىدىغان ناماز بولسا ئاۋۋالقى ئىككى رەكئەتنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن بىرىنچى تەشەھھۇدقا ئولتۇرىسىز، ئاندىن ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇيسىز، ئاندىن ئورنىڭىزدىن تۇرۇپ، ئوڭ قولىڭىزنى سول قولىڭىزنىڭ ئۈستىگە قويىسىز ۋە نامازنى داۋاملاشتۇرىسىز، شۇنىڭ بىلەن ئۈچىنچى ۋە تۆتىنچى رەكئەتنى ئوقۇيسىز، بۇ ئىككى رەكئەتتە سۈرە پاتىھەنىلا ئوقۇيسىز. تۆتىنچى رەكئەت تۈگىگەندىن كېيىن، تەشەھھۇدقا ئولتۇرۇپ ئەتتەھىيياتۇنى دۇرۇتلار بىلەن قوشۇپ ئوقۇغاندىن كېيىن خالىغان دۇئالىرىڭىزنى قىلىسىز، ئاندىن نامىڭىزنى سالام بىلەن تۈگىتىسىز. پەرزنى تۈگىتىپ بولغاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت سۈننەتنى ئوقۇيسىز شۇنىڭ بىلەن پېشىن نامىزى تۈگەيدۇ.

## 410. سۇئال: پېشىننىڭ سۈننىتىنىڭ پەزىلىتى

ئابدۇللاھ ئىبنى سائىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پېشىننىڭ پەرزىدىن بۇرۇن، كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى ۋە بۇ ھەقتە: بۇ، (بەندىلەرنىڭ ئەمەلى ئاسمانغا ئۆرلىشى ئۈچۈن) ئاسماننىڭ دەرۋازىلىرى ئېچىلىدىغان بىر ۋاقىت، بۇ ۋاقىتتا مېنىڭمۇ بىر ياخشى ئەمەلىم ئاسمانغا ئۆرلىسىكەن دەيمەن، دەيتتى. (تىرمىزى: 478)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئون ئىككى رەكئەت سۈننەتنى داۋاملىق ئوقۇسا، الله ئۇنىڭغا جەننەتتە بىر ئۆي بىنا قىلىدۇ. ئۇلار: پېشىندىن بۇرۇن

تۆت رەكئەت، پېشىندىن كېيىن ئىككى رەكئەت، شامدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، خۇپتەندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ۋە بامداتتىن بۇرۇن ئىككى رەكئەتتۇر. (تىرمىزى: 414)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى پېشىنىنىڭ پەرزىدىن بۇرۇن تۆت رەكئەت، پەرزىدىن كېيىن تۆت رەكئەت سۈننەت ئوقۇسا، اللە ئۇنىڭغا دوزاخنى هارام قىلىدۇ. (تىرمىزى: 427، 428)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پېشىنىنىڭ پەرزىدىن بۇرۇن (ھەر ئىككى رەكئەتنىڭ ئارىلىقىدا سالام بەرمەستىن، ئۇلاپ) ئوقۇلغان تۆت رەكئەت ناماز ئۇچۇن ئاسماننىڭ دەرۋازىلىرى ئېچىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1270)

## 411. سۇئال: ناماز ئەسرنىڭ ئوقۇلۇشى

نامازدىگەر تۆت رەكئەت بولۇپ، پېشىننى ئوقۇغاندەك ئوقۇيسىز. ئەۋۋەلقى رەكئەتتە پاتىھە سۈرىسى بىلەن بىرگە بىر سۈرە ئوقۇغاندىن كېيىن ئەۋۋەلقى تەشەھھۇدقا ئولتۇرىسىز، ئاندىن ئاخىرقى ئىككى رەكئەتنى ئوقۇيسىز. بىراق بۇ ئىككى رەكئەتتە سۈرە پاتىھەنىلا ئوقۇيسىز، تۆتىنچى رەكئەتنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئاخىرقى تەشەھھۇدقا ئولتۇرىسىز، ئاندىن سالام بىلەن تۈگىتىسىز. نامازدىگەردىكى قىرائەت بولسا ھەممە رەكئەتتە مەخپى ئوقۇلىدۇ ۋە نامازدىگەردىن كېيىن كۈن كىرىپ كەتكۈچىلىك ناماز ئوقۇش (قانداق ناماز بولىشىدىن قەتئى نەزەر) مەكرۇھتۇر.

## 412. سۇئال: ناماز ئەسرنىڭ سۈننىتىنىڭ پەزىلىتى

ئەمما نامازدىگەرنىڭ سۈننەتلىرىگە كەلسەك، نامازدىگەرنىڭ داۋاملىق ئوقۇلىدىغان تەكىتلەنگەن بىر سۈننىتى يوق. بىراق پەرزدىن بۇرۇن ئوقۇلىدىغان تۆت رەكئەت سۈننەت بولۇپ، ھەدىستە بۇنى ئوقۇشنى تەكىتلەيدىغان رىۋايەتلەر بار. بۇ ناماز بەزىدە ئىككى رەكئەت ھالەتتە ئوقۇلىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەسرنىڭ پەرزىدىن بۇرۇن تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇغان كىشىگە اللە رەھمەت قىلسۇن! (تىرمىزى: 430)

## 413. سۇئال: ناماز ئەسرنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاراڭلاردا كېچىنىڭ پەرىشتىلىرى بىلەن كۈندۈزنىڭ پەرىشتىلىرى نۆۋەت بىلەن ئالمىشىپ تۇرىدۇ، ئۇلار بامدات نامىزى بىلەن ئەسىر نامىزى ۋاقتىدا جەم بولىدۇ. ئاندىن كېچىسى سىلەرنىڭ ئاراڭلاردا بولغان پەرىشتىلەر (ئەتىگەندە) ئاسمانغا ئۆرلەيدۇ. اللە تائالا بەندىلىرىنىڭ ئەھۋالىنى پەرىشتىلەردىن ئوبدانىراق بىلىپ تۇرۇپ ئۇلاردىن: "مېنىڭ بەندىلىرىم قانداق ھالەتتە قالدى؟ " دەپ سورايدۇ. ئۇلار جاۋاب بېرىپ: "بىز يېتىپ بارغاندا، ئۇلار ناماز ئوقۇۋاتقان ئىكەن، بىز قايتقاندىمۇ ناماز ئوقۇپ قالدى " دەيدۇ. (بۇخارى: 555)

ئەبۇ بەكرى ئىبنى ئۇمارە ئىبنى رۇئەيبە دادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: ھەر قانداق بىر كىشى كۈن چىقىشتىن بۇرۇنقى ۋە كۈن پېتىشتىن بۇرۇنقى نامازنى، يەنى بامدات ۋە ئەسىر نامىزىنى ئوقۇسا، ئۇ كىشى ھەرگىزمۇ دوزاخقا كىرمەيدۇ. بەسرەلىك بىر كىشى ئۇمارە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن: سەن بۇ گەپنى رەسۇلۇللاھ (سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم) دىن ئاڭلىدىڭمۇ؟ دەپ سورىغان ئىدى، ئۇ: ھەئە، مەن رەسۇلۇللاھتىن ئاڭلىدىم، دېدى. ئاندىن ئۇ كىشى: گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، مەنمۇ

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەقىقەتەن شۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم، دېدى. (مۇسلىم: 634)

## 414. سۇئال: ناماز شامنىڭ ئوقۇلۇشى

ناماز شامنىڭ پەرزى ئۈچ رەكئەت بولۇپ، ئەۋۋەلقى ئىككى رەكئەتتە قىرائەتنى جەھەرەن (ئۈنلۈك) ئوقۇغاندىن كېيىن ئەۋۋەلقى تەشەھھۇدقا ئولتۇرىسىز. تەشەھھۇتتىن كېيىن ئورنىڭىزدىن تۇرۇپ ئۈچىنچى رەكئەتتە پەقەتلا سۈرە فاتىھەنى مەخپى ئوقۇغاندىن كېيىن رۇكۇغا بارىسىز، ئاندىن سەجدە قىلىسىز ۋە ئىككىنچى سەجدىدىن كېيىن ئاخىرقى تەشەھھۇدقا ئولتۇرىسىز. بۇ تەشەھھۇتتا بولسا باشقا نامازلاردىكىگە ئوخشاشلا ئەتتەھىيياتۇنى دۇرۇتلار بىلەن بىرلىكتە ئوقۇپ خالىغىنىڭىزچە دۇئا قىلغاندىن كېيىن سالام بىلەن نامازدىن چىقىسىز. پەرزنى تۈگىتىپ بولغاندىن كېيىن تەكىتلەنگەن سۈننەتلەردىن بىرى بولغان ئىككى رەكئەت سۈننەت نامىزى ئوقۇيسىز. شۇنىڭ بىلەن ناماز شام ئاخىرلاشقان بولىدۇ.

## 415. سۇئال: سۈننەت نامازلارنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئون ئىككى رەكئەت سۈننەتنى داۋاملىق ئوقۇسا، الله ئۇنىڭغا جەننەتتە بىر ئۆي بىنا قىلىدۇ. ئۇلار: پېشىندىن بۇرۇن تۆت رەكئەت، پېشىندىن كېيىن ئىككى رەكئەت، شامدىن كېيىن ئىككى رەكئەت، خۇپتەندىن كېيىن ئىككى رەكئەت ۋە بامداتتىن بۇرۇن ئىككى رەكئەتتۇر. (تىرمىزى: 414)

## 416. سۇئال: نامازدا قىرائەتنىڭ قانداق قىلىنىدىغانلىقى

سۈننەت نامازلارنىڭ ھەممىسىدە قىرائەت مەخپى ئوقۇلىدۇ. قىرائەت جەھرەن ئوقۇلىدىغان يەرلەر بولسا بامداتنىڭ ئىككى رەكئەت پەرزى، ناماز شامنىڭ ۋە خۇپتەننىڭ پەرزلىرىنىڭ ئەۋۋەلقى ئىككى رەكئەتلىرى بولۇپ، قالغان پەرزلەردە قىرائەت مەخپى ئوقۇلىدۇ.

## 417. سۇئال: خۇپتەن نامىزىنىڭ ئوقۇلۇشى

خۇپتەننىڭ پەرزى تۆت رەكئەت بولۇپ، ئەۋۋەلقى ئىككى رەكئەتتە قىرائەتنى جەھرەن ئوقۇغاندىن باشقا، تامامەن پېشىننىڭ پەرزىنى قانداق ئوقۇغان بولسىڭىز شۇنداق ئوقۇيسىز. پەرز تۈگىگەندىن كېيىن تەكىتلەنگەن سۈننەتلەردىن بىرى بولغان ئىككى رەكئەت سۈننەت نامىزى ئوقۇيسىز. ئەمما خۇپتەننىڭ پەرزنى ئوقۇشتىن بۇرۇنقى سۈننەتكە كەلسەك، ئىككى ۋە ياكى تۆت رەكئەت نەپلى ناماز ئوقۇسىڭىز بولىدۇ. خۇپتەن نامىزىنى ۋىترى نامىزىنى ئوقۇش بىلەن ئاخىرلاشتۇرىسىز.

## 418. سۇئال: خۇپتەن نامىزىنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى خۇپتەن نامىزىنى 40 كۈن جامائەت بىلەن مەسجىدتە ئوقۇسا ۋە ھەر كۈنى بىرىنچى رەكئەتكە ئۈلگۈرسە، الله تائالا ئۇ كىشىنى (جەھەننەم) ئوتىدىن ئازاد قىلىدۇ. (ئىبنى ماجە: 798)

مالىك مۇنداق دەيدۇ: سەئىد ئىبنى مۇسەييەب مۇنداق دەيتتى: قەدىر كېچىسىدە خۇپتەن نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇغان كىشى، شۇ كېچىدىكى نېسىۋىسىنى ئالغان بولىدۇ. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

## 419. سۇئال:بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنىڭ ئەھمىيىتى

1. بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇش پەيغەمبەر ئەلەيھسالامغا ئەمەلىي رەۋىشتە ئەگەشكەنلىكتۇر.

2. بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇش جەننەتتە قەسىرگە ئىگە بولۇشنىڭ يولىدۇر.

3. بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇش ئاللاھ تائالاغا ئىتائەت قىلغانلىقتۇر.

4. بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئادا قىلىش مۇسۇلمانىنىڭ ئەمەللىرىنىڭ زاپىسىدۇر.

5. بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرى، پەرىزنى ئادا قىلىشتىكى نۇقسانلارنى تولۇقلايدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: قىيامەت كۈنى بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن بىرىنچى بولۇپ سورىلىدىغىنى نامازدۇر. ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ نامىزى كامىل بولغان بولسا قۇتۇلىدۇ ۋە نىجات تاپىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، پۇشايمان قىلىدۇ ۋە زىيان تارتىدۇ. ئەگەر پەرزدىن بىر نەرسە كېمىيىپ قالسا، الله تائالا: بەندەمنىڭ نەپلە ئىبادىتىگە قاراپ بېقىڭلار! دەيدۇ. ئۇ بەندىنىڭ نەپلە ئىبادىتى بولسا، ئۇنىڭ بىلەن پەرزدىن كېمىيىپ قالغان يەرلىرى تولۇقلىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، بەندىنىڭ قالغان ئەمەللىرىنىڭ سۈرۈشتۈرمىسىمۇ مۇشۇ رەۋىش بويىچە داۋاملىشىدۇ. (تىرمىزى: 413)

6. بەش ۋاخ نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئادا قىلماسلىق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدىن ۋە ئۇنىڭ مۇھەببىتىدىن يۈز ئۆرۈگەنلىك بولۇپ قىلىش قورقۇنچىسى بار.

## 420. سۇئال: ۋىترى نامىزىنىڭ ھۆكمى ۋە ئوقۇلۇشى

ۋىترىنىڭ مەنىسى يالغۇز دېگەن بولۇپ، بۇنىڭ رەكئەتلىرى بولسا ناماز شامغا ئوخشاش بىرلىكتە ئوقۇلىدىغان ئۈچ، بەش ۋە يەتتە رەكئەتتۇر. چۈنكى ناماز شاممۇ بىرلىكتە ئوقۇلىدىغان ئۈچ رەكئەت نامازنىڭ ئىسمىدۇر. ۋىتىر نامىزىنى ئوقۇش ۋاجىبتۇر. ئۇ، خۇپتەندىن كېيىن ئوقۇلىدۇ. ۋىتىر نامىزى ئادەتتە جامائەت بولماي يالغۇز ھالدا ئوقۇلىدۇ. رامىزاندا تەراۋىھ نامىزىدىن كېيىن جامائەت بىلەن ئوقۇلىدۇ. ۋىتىر نامىزى رامىزاندىن باشقا ۋاقىتلاردا جامائەت بولۇپ ئوقۇش مەكرۇھتۇر.

ۋىترى تەكىتلەنگەن سۈننەتلەردىن بىر سۈننەتتۇر. ھەتتا بەزى ئىمامىلارنىڭ (ئۇيۇزلۇق ئالىملار) كۆز قارىشىچە بولسا ۋاجىبتۇر. ۋىترى ئەڭ ئاز بىر رەكئەت بولۇپ، ئەڭ كۆپ بولسا ئونئۈچ رەكئەتتۇر. لېكىن ھازىر مۇسۇلمانلار ئوقۇپ كەلگىنىگە ئوخشاش ئۈچ رەكئەت ئوقۇش كامالەتكە يېقىن بولغىنىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋىترىنى ئۈچ رەكئەت ئوقۇغان ۋاقىتلىرىدا بىرىنچى رەكئەتتە پاتىھەدىن كېيىن " سەببىھىسمى رەببىكەل ئەئلە نى، ئىككىنچى رەكئەتتە ''قۇليا ئەييۇھەل كاپىرۇن ''نى ۋە ئۈچىنچى رەكئەتتە بولسا ''قۇلھۇۋەللاھۇ ئەھەد '' ۋە مۇئەۋۋىزەتەيىن دېيىلىدىغان ''پەلەق ۋە ناس سۈرىلىرنى'' نى ئوقۇيتتى.

ۋىترىنىڭ ۋاقتى بولسا، خۇپتەننىڭ ئاخىرقى ۋاقتىدىن تارتىپ كېچىنىڭ ئاخىرىسى بولغان تاڭ ئاتقۇچىلىكتۇر. ۋىتىر نامىزى، كېچە نامىزىنىڭ ئەڭ ئاخىرىدا ئوقۇلىدىغان ، ئۈچ رەكئەت ناماز بولۇپ، ئارىسىدا سالام بەرمەستىن ئىككىنچى رەكئەتتىن كېيىن رۇكۇغا بېرىپ، ئۈچىنچى

رەكئەتتە رۇكۇدىن بۇرۇن قۇنۇت دۇئاسىنى ئوقۇيمىز. ۋىترنىڭ ھەر رەكئىتىدە سۇرە پاتىھە بىلەن بىرلىكتە يەنە بىر سۇرە ئوقۇيمىز. قۇنۇت دۇئاسىنى ئوقۇماقچى بولغاندا تەكبىر ئېيتقاندىن كېيىن دۇئا قىلىدۇ. قۇنۇتتا تۆۋەندىكى دۇئانى ئوقۇيدۇ:

اللهم إنا نستعينك ونستغفرك، ونستهديك، ونؤمن بك، ونتوب إليك، و نتوكل عليك، ونثني عليك الخير نشكرك ولا نكفرك ونخلع ونترك من يفجرك. اللهم إياك نعبد، ولك نصلي ونسجد، وإليك نسعى ونحفد، نرجو رحمتك، ونخشى عذابك، إن عذابك بالكفار ملحق ". ئاللاھۇممە ئىننا نەستە ئىينۇكە ۋەنەستەغپىرۇكە ۋەنەستەھدىيكە ۋەنۇئمىنۇ بىكە ۋەنەتەۋۋابۇ ئىلەيكە ۋەنە تەۋەككەلۇ ئەلەيكە ۋەنۇسنى ئەلەيكەل خەيرى نەشكۇرۇكە ۋەلا نەكپۇرۇكە ۋەنەىلەئۇ ۋەنەترۇكۇ مەن يەپجۇرۇكە ئاللاھۇممە ئىيياكە نەئبۇدۇ ۋەلەكە نۇسەللى ۋەنەسجۇدۇ ۋەئىلەيكە نەسئا ۋەنەھپىدۇ نەرجۇرەھمەتكە ۋەنەخشا ئەزابىكە ئىننە ئەزابىكە بىلكۇپپارى مۇلھىق.

تەرجىمىسى ئى ئاللاھ ! سېنىڭدىن ياردەم سورايمىز، سەندىن مەغپىرەت تىلەيمىز، ساڭا ئىشىنىمىز، ساڭا تەۋەككۇل قىلىمىز، سېنى ياخشى تەرىپلەر بىلەن مەدھىيلەيمىز، ساڭا شۈكۈر قىلىمىز، ناشۈكۈرلۈك قىلمايمىز ۋە ساڭا ئاسىيلىق قىلغاندىن يۈز ئۆرۈيمىز. ئى ئاللاھ ! ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز، سەن ئۈچۈنلا ناماز ئوقۇيمىز ۋە سەجدە قىلىمىز، سېنىڭ رازىلىقىڭغا ئېرىشىش ئۈچۈن تىرىشىمىز ۋە ئالدىرايمىز، رەھمىتىڭنى ئۈمىت قىلىمىز ۋە ئازابىڭدىن قورقىمىز. ھەقىقەتەن سېنىڭ ئازابىڭ كۇففارلارغا يەتكۈچىدۇر.

ۋىترنى تۈگىتىش بىلەن بىرگە خۇپتەننى تۈگەتكىنىمىزدەك بەش ۋاقىت ناماز تۈگىگەن بولىدۇ. مۇسۇلماننىڭ كۈندۈزى ۋە كېچىسى مانا مۇشۇنداق تائەت ـ ئىبادەت، نىيەتنى پەقەتلا ئاللاھ تائالاغا خاس قىلىش بىلەن ئۆتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ مۇسۇلمان ئويغانغاندا ھەمدۇ سانا بىلەن كۈندۈزنى قارشى ئالغىنىدەك ئۇيقىنىمۇ ھەمدۇ سانا، شۈكۈر ۋە دۇئا بىلەن باشلايدۇ.

كېچىلىرى ناماز ئوقۇيدىغان يەنى تەھەججۇد نامزى ئوقۇيدىغان ئادەمنىڭ ۋىتر نامىزىنى كېچىسى تەھەججۇد نامزىدىن كىيىن ئوقۇشى ئەۋزەلدۇر. ئەمما ئۇخلاپ قىلىپ كېچىدە تۇرۇشقا ئىشەنچە قىلالمىغان ئادەمنىڭ ۋىتر نامىزىنى ئوقۇپ بولۇپ ئۇخلىغىنى ياخشى.

**421. سۇئال: نامازنى توختىتىش ياكى كەيىنگە سۈرۈشنى جائىز قىلىدىغان سەۋەبلەر**

1 ) مال مۈلكىنىڭ ئوغۇرلىنىشىدىن ئەنسىرىگەن كىشىنىڭ ( گەرچە مال ) باشقىلارنىڭ بولسىمۇ نامازنى توختىتىشى جائىزدۇر.

2) ئوغرىدىن، قاراقچىدىن، كەلكۈندىن قورققان يولوچىنىڭ ناماز ۋاقتىنى كەينىگە سۈرىشى جائىزدۇر.

3 ) قازىنى قايناپ تېشىپ كېتىشىدىن ياكى تاماقنىڭ كۆيۈپ كېتىشىدىن ئەنسىرىگەن ئايال كىشىنىڭ نامازنى توختىتىشى جائىزدۇر.

4) قېچىپ كېتىۋاتقان ھايۋاننى تۇتۇۋېلىپ ئىگىسىگە قايتۇرۇش ئۈچۈن نامازنى توختىتىش جائىزدۇر.

5) نامازدا تەرىتى قىستاپ قالغان كىشىنىڭ، يېڭىدىن تاھارەت ئېلىپ نامازنى قايتىدىن ئوقۇش ئۈچۈن ئۇنى توختىتىشى جائىزدۇر.

6) نەپلى نامازلارنى ئوقۇۋاتقان كىشىنىڭ ئاتا ـ ئانىسىدىن بىرەرسىنىڭ قانداقلا بىر ئىش

ئۈچۈن چاقىرىشى بىلەن ئۇنى توختىتىشى جائىزدۇر.

7) ئوغرى ياكى قاراقچىنىڭ شەپىسىنى ھېس قىلغان مۇساپىرنىڭ نامىزىنى توختىتىشى جائىزدۇر.

## 422. سۇئال: قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش

پەرز نامازلارنى ئوقۇشنى ئۆز ۋاقتىدىن ئۆزرىسىز كېچىكتۈرۈۋېتىش چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىندۇر. نامازنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈۋەتكەن ئادەم مۇنداق ئىككى خىل گۇناھ قىلغان بولىدۇ. بىر خىلى، نامازنى ئوقۇمىغانلىقنىڭ گۇناھى. بۇ گۇناھ نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن گەردەندىن چۈشۈپ كېتىدۇ. يەنە بىر خىلى بولسا نامازنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈۋەتكەننىڭ گۇناھى. بۇ گۇناھ، پەقەت تەۋبە ۋە ئىستىغپار ئېيتىش بىلەن كەچۈرۈلىدۇ. ئادا قىلىش دېمەك، قىلىشقا بۇيرۇلغان بىر ئىشنى، شۇ ئىش قىلىنىشقا بۇيرۇلغان ۋاقىتدا قىلىش دېمەكتۇر. قازا دېمەك، قىلىشقا بۇيرۇلغان بىر ئىشنى، ئۇ ئىشنىڭ ۋاقتىنى ئۆتكۈزىۋېتىپ قىلىش دېمەكتۇر. قايتا قىلىش دېمەك، ئىلگىرى بىر قېتىم قىلغان بىر ئىشنى، ئۇ ئىشنىڭ ۋاقتىدا ياكى ۋاقتى ئۆتكەندىن كېيىن قايتا يەنە بىر قېتىم قىلىش دېمەكتۇر. بۇنىڭ دەلىل پاكتى بولسا، ئالىملارنىڭ مەسلەن ۋاجىپ ئىشتىن بىرەرسىنىڭ تاشلىنىپ قالغانلىقى سەۋەبى بىلەن ھارامغا يېقىن مەكرۇھ ھالىتىدە ئادا قىلىنغان ھەر بىر نامازنى ئۆز ۋاقتىدا ياكى ۋاقتىدىن كېيىن قايتا ئوقۇش ۋاجىپتۇر، دېگەن سۆزىدۇر.

### 423. سۇئال: نامازنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈپ ئوقۇشقا ئۆزرە بولالايدىغان ئىشلار

نامازنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈپ ئوقۇشقا ئۆزرە بولالايدىغان بەزى ئىشلار بولۇپ ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت.

1.دۈشمەندىن قورقۇشتۇر. ئەگەر بىر ئادەم دۈشمەندىن قورقۇپ نامازنى ئولتۇرغان ھالەتتە قىبلە تەرەپتىن باشقا تەرەپكە قاراپ بولسىمۇ ئوقۇشقا ياكى قېچىپ تۇرۇپ بولسىمۇ ئوقۇشقا قادىر بولالمىسا، نامازنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈپ ئوقۇسا بولىدۇ.

2. دوختۇرنىڭ ياكى سېستىرانىڭ كېسەللەرنىڭ ئەھۋالىدىن ئەندىشە قىلىشىدۇر.

### 424. سۇئال: قازا بولۇپ كەتكەن نامازنى قانداق ئادا قىلىدىغانلىقى توغرىسىدىكى بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر

1. نامازنىڭ قازاسىنى، ناماز ئوقۇش چەكلەنگەن ئۈچ ۋاقىتتىن باشقا ھەممە ۋاقىتتا ئوقۇشقا بولىدۇ. قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ قازاسىنى ئوقۇشقا ئالدىراش لازىم.

2. بىر ئادەمنىڭ قازا قىلىۋاتقان نامىزى بەك كۆپ بولغان، ئۇ ئادەم خۇتۇن بالىۋاقىلىرىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداپ بېرىشكە تىرىشىشتەك بىرەر ئىش بىلەن ئالدىراش بولسا، ئۇ نامىزىنىڭ قازاسىنى ئۇ ئىشتىن بىكار بولغاندا ئىمكانىيىتىنىڭ يېتىشىچە قىلسىمۇ بولىدۇ.

3. ئۈستىدىكى قازا نامازلارنى ئوقۇش نەپلە ناماز ئوقۇغاندىن ياخشىدۇر. لېكىن قازا نامازنى ئوقۇش پەرز نامازنىڭ ئالدى كەينىدىكى سابىت سۈننەتلەرنى ئوقۇشتىن، تاھارەت نامىزىغا، مەسجىد سالىمى نامىزىغا ۋە چاشكا ، تەھەججۇد نامىزىغا ئوخشاش ئوقۇشقا بۇيرۇپ ھەققىدە ھەدىسلەر كەلگەن نامازلارنى ئوقۇشتىن ياخشى ئەمەستۇر.

4. پەرز نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش پەرىزدۇر.

5. ۋىتىر نامىزىغا، ئوقۇشقا نەزىر قىلغان نامازغا ۋە ئوقۇشنى باشلاپ بولۇپ بۇزۇۋاتقان

نەپلە نامازغا ئوخشاش ۋاجىپ نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش ۋاجىپتۇر.

6. نامازنىڭ قازاسىمۇ خۇددى ئۇنىڭ ئەسلىدىكىگە ئوخشاش ئوقۇلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەگەر قازا بولۇپ كەتكەن نامازلار كۆپ بولسا، ئۇ نامازلار تەرتىب بويىچە مەسىلەن دەسلەپ بامدات، كېيىن پېشىن ئوقۇلغانغا ئوخشاش تەرتىب بويىچە ئوقۇلىدۇ.

7. نامازلار مەيلى ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلغاندا بولسۇن مەيلى قازاسى قىلىنغاندا بولسۇن بەش ۋاخ ناماز بىلەن ۋىتىر ۋاجىپنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىبكە رىئايە قىلىش لازىم.

8. يەنە ئەگەر يېتەرلىك ۋاقىت بولسا، ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلماقچى بولغان ناماز بىلەن قازا بولۇپ كەتكەن نامازنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىبكە رىئايەت قىلىش ۋاجىپتۇر. مەسىلەن پېشىننى قازا قىلىپ قويغان ئادەم ئەگەر ئەسىرنىڭ ۋاقتى چىقىپ كەتمەيدىغان بولسا، ئەسىرنى ئوقۇشتىن بۇرۇن پېشىننىڭ قازاسىنى قىلىدۇ، ئاندىن ئەسىرنى ئوقۇيدۇ.

9. ئەگەر ۋاقىت چىقىپ كېتىپ قالىدىغان ئىش بولسا، ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلماقچى بولغان ناماز بىلەن قازا بولۇپ كەتكەن نامازنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىبكە رىئايە قىلىش ۋاجىپ ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن قازا نامازنى ئوقۇش ئۈچۈن ۋاقتى كىرگەن نامازنى ئوقۇش كېچىكتۈرۈلمەيدۇ.

10. تەرتىبكە رىئايە قىلىش يەنە ئۆزىنىڭ نامازنى قازا قىلىۋەتكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قىلىش بىلەنمۇ چۈشۈپ كېتىدۇ. چۈنكى نامازنى قازا قىلىۋەتكەن ئادەم ئۆزىنىڭ نامازنى قازا قىلىۋەتكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قالغان ھالەتتە تۇرۇپ ئۇنىڭ نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش مومكىن ئەمەستۇر.

11. تەرتىبكە رىئايە قىلىش يەنە قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ كۆپ بولۇشى بىلەنمۇ چۈشۈپ كېتىدۇ. مەسىلەن بىر ئادەم ئەڭ ئاز بولغاندا ۋىتىر نامىزىدىن باشقا ئالتە ۋاخ نامازنى قازا قىلىۋەتكەن بولسا، بۇ ھالەتتە تەرتىبكە رىئايە قىلىش قىيىن بولۇپ قالىدىغان بولغاچقا، بۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلغاندا ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى تەرتىبكە رىئايە قىلماستىن قايسىسى ئۇدۇل كەلسە شۇنىڭ قازاسىنى قىلىدۇ.

12. نامازنى قازا قىلىۋەتكەن ئادەم نامازنىڭ قازاسىنى قىلىشقا نىيەت قىلغان ۋاقتىدا، ئەگەر قازا قىلىۋەتكەن ناماز ئاز بولسا، قازاسىنى قىلماقچى بولغان نامازنى پالانى كۈننىڭ نامىزى دېگەنگە ئوخشاش تەيىن قىلىش لازىم. ئەگەر قازا قىلىۋەتكەن نامازلىرى كۆپ بولسا، قازاسىنى قىلماقچى بولغان نامازنى پەقەت مەسىلەن پېشىننىڭ قازاسىنى قىلماقچى بولسا، ئەڭ دەسلەپ قازا بولۇپ كەتكەن ياكى ئەڭ ئاخىر قېتىم قازا بولۇپ كەتكەن پېشىننىڭ قازاسىنى قىلىمەن، دەپلا نىيەت قىلسا بولىدۇ.

13. قازا نامازلار كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدا قىلىنمايدۇ. چۈنكى نامازنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈۋېتىش گۇناھتۇر. بۇ گۇناھنى كىشىلەرنىڭ ئالدىدا ئاشكارىلاش ياخشى ئەمەستۇر.

**425. سۇئال: قازا بولۇپ كەتكەن نامازنىڭ قازاسىنى قىلىشنىڭ دەلىلى**

قازا بولۇپ كەتكەن نامازنىڭ قازاسىنى قىلىشنىڭ توغرىلىقىنىڭ دەلىل پاكىتى بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قازا بولۇپ كەتكەن نامىزىنىڭ قازاسىنى قىلغانلىقىدۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن خەيبەر ئۇرۇشىدىن قايتىشىمىزدا كېچىلەپ يول يۈردۇق. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بەك چارچاپ كەتكەنىدى. بىر يەردە توختاپ، ئۇخلاشتىن بۇرۇن

بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا: سەن بىزنى بامداتقا ئويغاتقىن دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ھەممىمىز ئۇخلاپ قالدۇق. بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر چاغقىچە ناماز ئوقۇغاندىن كېيىن، يۈك تاقلىرىغا يۆلەنگەن ھالدا كۆن چىقىشقا قاراپ ئولتۇرۇپ ئۇخلاپ قاپتۇ. شۇنىڭ بىلەن، ھەممىمىز كۈن چىقىپ بولغۇچە ئۇخلاپ كېتىپتىمىز. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەممىمىزدىن بۇرۇن چۆچۈپ ئويغىنىپ كەتتى ۋە: ھەي بىلال! دېگەنىدى، بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ”ئى رەسۇلۇللاھ ! ئاتا - ئانام ساڭا پىدا بولسۇنكى، سېنى تۇتقان ئۇيقۇ مېنىمۇ تۇتۇپتۇ، مەنمۇ ئۇخلاپ قاپتىمەن “ دېدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئورنۇڭلاردىن تۇرۇپ، ئۇلاغلارنى يېتىلەڭلار! دېدى. بىر ئاز ماڭغاندىن كېيىن توختىدۇق، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تاھارەت ئالدى، بىلال رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تەكبىر چۈشۈردى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم نامازنى ئوقۇپ بەرگەندىن كېيىن مۇنداق دېدى: كىمكى نامازنى ئۇنتۇپ قېلىپ ئوقۇماي قالغان بولسا، ئېسىگە كەلگەندە ئوقۇسا، ئۇز ۋاقتىدا ئوقۇغان بولىدۇ. چۈنكى الله تائالا: {نامازنى مېنى ئېسىڭگە ئالغاندا ئوقۇغىن!} دېدى. (مۇسلىم: 680)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئۇنتۇپ قېلىپ نامازنىڭ ۋاقتىنى ئۆتكۈزۈۋەتسە، ئېسىگە كەلگەندە ئوقۇسا بولىدۇ، نامازنى ئۇنتۇپ قالغانغا باشقا كاپارەت كەتمەيدۇ. (بۇخارى: 597)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىرىڭلار ناماز ۋاقتىدا ئۇخلاپ قالغان ياكى ئۇنتۇپ قالغان بولسا، ئويغانغان ياكى ئېسىگە كەلگەن ھامان ئوقۇشى لازىم، چۈنكى الله تائالا قۇرئان كەرىمدە: {نامازنى مېنى ئېسىڭگە ئالغاندا ئوقۇغىن !} (سۈرە تاھا، 14 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېدى. (مۇسلىم: 684)

## 426. سۇئال: كېسەل ئادەملەرنىڭ نامازنى قانداق ئوقۇيدىغانلىقىنىڭ بايانى

ئىسلام دىنى، رەھمەت ۋە ئاسانچىلىق ئېلىپ كېلىدىغان دىندۇر شۇنىڭ ئۈچۈن كېسەل ئادەم نامازنى ئىمكانىيىتىنىڭ يەتكەن ھالىتىگىچە ئوقۇيدۇ.

1. ئەگەر نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇسا ئۆزىگە كېسەلنىڭ ئېغىرلىشىپ قېلىشىغا ئوخشاش بىرەر زەرەر كېلىپ قالىدىغان كېسەل ئادەم، نامازنى بەداشقان قورۇپ ئولتۇرامدۇ ياكى باشقا بىر شەكىلدە ئولتۇرامدۇ ئۆزىگە قايسىسى ئاسان بولسا، شۇ شەكىلدە ئولتۇرۇپ رۇكۇ ۋە سەجدىنى قىلىپ ئوقۇيدۇ.

2. بىر ئادەم ئەگەر ھاسىغا ياكى تامغا ياكى ئايالىغا، بالىسىغا ۋە خىزمەتچىسىگە ئوخشاش ئۆزىگە بويسۇنىدىغان بىر ئادەمگە تايىنىپ بولسىمۇ ئۆرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشقا قادىر بولالىسا، ئۇنىڭ شۇنداق قىلىپ ئوقۇشى لازىم.

3. بىر ئادەمنىڭ جامائەت بىلەن ناماز ئوقۇش ئۈچۈن مەسجىدكە چىقىشى، ئۇنى ئۆرە تۇرالمايدىغان ھالەتكە كەلتۈرىپ قويسا، ئۇ ئادەم مەسجىدكە چىقماي نامازنى ئۆيىدە ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇيدۇ.

4. ئەگەر بىر ئادەم رۇكۇ ۋە سەجدە قىلىشتىن ئاجىز كەلسە ياكى پەقەت سەجدە قىلىشتىن ئاجىز كەلسە، رۇكۇ بىلەن سەجدىنى ئولتۇرۇپ تۇرۇپ ئىشارەت بىلەن قىلىدۇ.

5. ئەگەر بىر ئادەم نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇپ رۇكۇ قىلغان، ئاندىن نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇپ

سەجدىنى ئىشارەت بىلەن قىلغان بولسا ، ئۇنىڭ نامىزى توغرا بولغان بولىدۇ. لېكىن بۇ ھالەتتە ئەڭ ياخشىسى رۇكۇ بىلەن سەجدىنى ئىشارەت بىلەن قىلىشتۇر. چۈنكى نامازدىكى ئۆرە تۇرۇش بىلەن رۇكۇ قىلىشنىڭ ھەر بىرى ئۆز ئالدىغا مۇستەقىل بىر ئىبادەت شەكلىدە يولغا قويۇلغان بولماستىن ئەكسىچە سەجدە ئۈچۈن بىر ۋاستە شەكلىدە يولغا قويۇلغاندۇر. ئىشارەت قىلىش ئېگىلىش بىلەن بولىدۇ. سەجدىدە رۇكۇغا قارىغاندا بەكرەك ئېگىلىدۇ. رۇكۇنى شۇنداق ئېگىلىپ قىلسا بولىدۇ. سەجدە قىلغاندا پېشانىسىنى يەرگە تەككۈزۈش ئۈچۈن بەك كۈچەپ كەتمىسىمۇ بولىدۇ ئەگەر ئېگىلىپ ئىشارەت قىلىش قىيىن كەلسە، رۇكۇ بىلەن سەجدىنى باش ئىشارىتى بىلەن قىلىدۇ.

6. ئەگەر بىر ئادەم ئولتۇرۇشتىن ھەقىقەتەن ئاجىز كەلگەن ياكى دوختۇر ئۇنى نامازنى بىر نەچچە كۈن يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇپ تۇرۇشقا بۇيرىغاندەك سەۋەب بىلەن ئولتۇرۇشتىن ھەقىقەتەن ئەمەس، ھۆكمەن ئاجىز كەلگەن بولسا، نامازنى ئوڭدىسىغا يېتىپ ۋە پۇتلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىپ تۇرۇپ ئوقۇيدۇ. لېكىن تىزلىرىنى تىكلىمەيدۇ. چۈنكى تىزلىرىنى تىكلىسە پۇتلىرىنىڭ بارماقلىرى قىبلە تەرەپكە قارىتىلىپ قالىدۇ. پۇتلارنىڭ بارماقلىرىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىش مەكرۇھتۇر. بېشىنى ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ رۇكۇ ۋە سەجدە قىلالىشى ۋە ھەم يۈزىنى قىبلە تەرەپكە قارىتالىشى ئۈچۈن بېشىنىڭ ئاستىغا ياستۇق قويۇپ بېرىلىدۇ. ياكى ئۇ ئادەم نامازنى يېنىچە يېتىپ تۇرۇپ ۋە يۈزىنى قىبلە تەرەپكە قارىتىپ ئوقۇيدۇ. لېكىن نامازنى ئوڭدىسىغا يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇشى ياخشىدۇر. چۈنكى نامازنى ئوڭدىسىغا يېتىپ تۇرۇپ ئوقۇغان ئادەمنىڭ قىلغان ئىشارىتى قىبلە تەرەپكە تولۇق بىر شەكىلدە يۈزلەنگەن بولىدۇ.

7. ئەگەر بىر ئادەم نامازنى بېشى بىلەن ئىشارەت قىلىپ ئوقۇشتىنمۇ ئاجىز كەلسە، نامازنى كۆزى ۋە قېشى بىلەن ئىشارەت قىلىپ تۇرۇپ ئوقۇمايدۇ. ئۇ ئادەم بۇ ھالەتتە ناماز ئوقۇشنى كېچىكتۈرىدۇ.

8. ئەگەر كېسەل ئادەمنىڭ كېسىلى سەۋەبىدىن ئاجىز كېلىپ ئوقۇيالمىغان نامىزى بىر كېچە كۈندۈزنىڭ نامىزىدىن ئېشىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭدىن بۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش كۆتىرىلىپ كېتىدۇ.

## 427. سۇئال: ھۇشىدىن كەتكەن ۋە ساراڭ بولۇپ قالغان ئادەملەرنىڭ ھۆكمى

1.بىر ئادەمنىڭ ھۇشىسىز ياكى ساراڭ بولۇپ قالغاندىكى ۋاقتى بىر كېچە كۈندىزدىن ئارتۇق داۋام قىلىپ ئۇنىڭ قازا قىلىۋەتكەن نامىزى ئالتە ۋاخقا يەتسە، ئۇنىڭ بوينىدىن ئۇ نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش كۆتىرىلىپ كىتىدۇ.

2. ئەگەر بىر ئادەمنىڭ ھۇشسىزلىقى ياكى ساراڭلىقى بىر كېچە كۈندۈزدىن ئاز داۋام قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا بۇ ئارىلىقتا قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ.

3. ئەگەر بىر ئادەم ناركوز دورىسى ياكى دورا قوللىنىش ئارقىلىق ھۇشىدىن كەتكەن ياكى ھاراق ئىچىش ئارقىلىق ئەقلىنى يوقاتقان بولسا، ئۇنىڭ ھۇشسىز ياكى ئەقلىنى يوقىتىپ قويغان بۇ مۇددىتى قانچىلىك ئۇزۇن بولسا بولسۇن، ئۇنىڭغا ئاشۇ مۇددەت ئىچىدە قازا بولۇپ كەتكەن نامازلارنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ھۇشسىزلىقىغا ياكى ئەقلىنى يۇقاتقانلىقىغا ئۆزى سەۋەبچى بولغاندۇر.

4. نامازنىڭ قازاسىنى قىلىش ياكى قىلماسلىق ھەققىدە ساراڭ بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ ھۆكمىمۇ

خۇددى ھۇشىدىن كەتكەن ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۈچ خىل كىشىنىڭ ئۈستىدىن قەلەم كۆتۈرۈلگەن (يەنى ئۇلار ئىش-ھەرىكەتلىرىدىن جاۋابكار ئەمەس): ئۇخلاۋاتقان كىشىنىڭ ئويغانغىچە، كىچىك بالىنىڭ بالاغەتكە يەتكۈچە، سارائىڭنىڭ ساقايغىچە بولغان ئارىلىقتا قىلغان - ئەتكەنلىرى يېزىلمايدۇ. (تىرمىزى: 1423)

## 428. سوئال: سەپەردە نامازنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى توغرىسىدا

ئىسلام دىنى داۋاملىق ۋە ئەبەدىي ھېچقانداق بىر جان ئىگىسىنى كۈچى يەتمەيدىغان بىر ئىشقا مەسئۇل قىلمايدۇ ۋە تاقىتى يەتمەيدىغان بىر ئىشنى ئۇنىڭغا يۈكلىمەيدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن سەپەردە قىيىنچىلىق تارتىپ قېلىش ئېھتىمالى بولغانلىقتىن جانابى ئاللاھ تۆت رەكئەتلىك نامازلارنى ئىككى رەكئەت قىلىپ قىسقارتىپ ئوقۇشقا رۇخسەت قىلدى.

«سەپەرگە چىققان ۋاقتىڭلاردا كاپىرلارنىڭ ئۆزەڭلارغا زىيان - زەخمەت يەتكۈزۈپ قويىشىدىن قورقۇپ، نامازنى قەسىر قىلىپ (يەنى تۆت رەكئەتنى ئىككى رەكئەت قىلىپ) ئوقۇساڭلار سىلەرگە گۇناھ بولمايدۇ»، (نىسا سۈرىسى 101 - ئايەت).

شۇڭا سىز سەپەردىكى ۋاقىتلىرىڭىزدا نامازلىرىڭىزنى قىسقارتىپ پىشىن، نامازدىگەر ۋە خۇپتەن نامازلىرىنى تۆت رەكئەت ئەمەس، ئىككى رەكئەت ئوقۇڭ، بامدات نامىزى بىلەن شام نامازلىرى بولسا قىسقارتىلماستىن ئەسلىدىكىدەك ئوقۇلىدۇ.

سەپەردە نامازلىرىڭىزنى قىسقا ئوقۇڭ، چۈنكى بۇ ۋاجىبتۇر. سەپەردە سىز مەيلى ئايرۇپىلاندا بولۇڭ مەيلى ماشىنىدا، مەيلى پاراخۇتتا بولۇڭ مەيلى پويىزدا، مەيلى تۆگە بىلەن سەپەر قىلىڭ مەيلى پىيادە، ھەممىسى سەپەر دېيىلىدۇ ۋە سەپەر بولغانىكەن ھەممىسىدە ئوخشاشلا ناماز قىسقارتىلىپ ئوقۇلىدۇ.

1. كىشى سەپەردىلا بولىدىكەن ناماز قىسقارتىلىپ ئوقۇلىۋېرىدۇ. ئەمما ئەگەر ئۇ كىشى بارغان يېرىدە تۇرۇپ قالماقچى ياكى ئۇزۇنراق تۇرۇپ قالماقچى بولسا، بۇ ۋاقىتتا نامازلىرىنى تۆت رەكئەت ھالەتتە تولۇق ئوقۇيدۇ. لېكىن ئىماملارنىڭ ئارىسىدا نامازنى تولۇق ئوقۇش ئۈچۈن يېتەرلىك بولىدىغان مۇددەتنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكى توغرىسىدا ئىختىلاپ باردۇر.

ئىمامى ئەبۇ ھەنىفە (ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن) مۇنداق دەيدۇ: "بىر شەھەردە ياكى يېزىدا 15 كۈن ياكى ئۇنىڭدىن كۆپراق تۇرۇشنى نىيەت قىلمىغۇچىلىك مۇساپىرلىق ھۆكمى كۈچكە ئىگىدۇر. باشقا مەزھەبلەرنىڭ پىكرىچە ئۇنىڭ تۇرىدىغان يېرى مەلۇم بولغۇچىلىك نامازلىرىنى قىسقارتىپ ئوقۇيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككە پەتھى قىلىنغان يىلى ھەۋازىن قەبىلىسى بىلەن بولغان ئۇرۇشتا 18 ياكى 19 كۈن نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇغان.

2. بىر كىشى شەھەرگە كىرسە، ئەمما لېكىن ئۇ يەردە مۇنچىلىك ۋاقىت تۇرىمەن دېگەننى نىيەت قىلماستىن ئەتە ياكى ئۆگۈن قايتىپ كېتىمەن، دەپ قايتىپ كېتىش نىسىپ بولماي ئاشۇنداق قەپقېلىۋەرسە، مۇشۇ خىل ھالەتتە بىر نەچچە يىل تۇرۇپ قالغان تەقدىردىمۇ يەنىلا نامازلىرىنى قىسقارتىپ ئوقۇيدۇ.

3. كىشى تۇرۇش نىيىتى بولمىغان تەقدىردىمۇ ئۆزى ياشايدىغان شەھەرگە قايتىپ كەلگەن ھامان نامازلىرىنى تولۇق ئوقۇشقا باشلايدۇ.

4. سەپەردە نامازلىرى قازا بولۇپ كەتكەن كىشى قازاپ بولۇپ كەتكەن نامازلىرىنىڭ قازاسىنى ئۆزى ياشايدىغان يەردە ئىككى رەكئەت ئوقۇيدۇ. مەسىلەن: بىر باغداتلىق مىسىرغا سەپەر قىلىپ

بارسا ۋە پېشىنىنىڭ ۋاقتى كىرسە، بىراق ئۇ سەپەر مەشغۇلىيەتلىرى بىلەن ئۇنى ئادا قىلماستىن ئايرۇپىلانغا چىقىپ باغداتقا ئەسىردىن كېيىن كەلگەن بولسا بۇ كىشى پېشىنىنى ئىككى رەكئەت، ناماز ئەسىرنى بولسا تۆت رەكئەت ئوقۇيدۇ. يەنە ئەكسىچە ئەگەر بىر كىشىنىڭ ئۆزى دىيارىدا بىر نامىزى قازا بولۇپ كەتكەن بولسا، سەپەر ئۈستىدە ئۇ نامازنىڭ قازاسىنى تۆت رەكئەت ئوقۇيدۇ.

5. سەپەرگە چىققان ئادەم تاكى چىققان شەھىرىگە قايتىپ كەلگەنگە ياكى بارغان يېرىدە شەھەرگە ياكى كەنتىگە ئوخشاش ياشاشقا مۇمكىن بولىدىغان بىر يەردە ئەڭ ئاز بولغاندا ئون بەش كۈن تۇرۇشنى نىيەت قىلغانغا قەدەر نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇيدۇ. نامازنى قىسقارتماي تولۇق ئوقۇش ئۈچۈن بارغان يەردە ئەڭ ئاز بولغاندا ئون بەش كۈن تۇرۇشنى نىيەت قىلىشنىڭ ۋە ئۇنىڭدىن ئاز بولۇپ قالغان ئەھۋالدا نامازنى قىسقارتىشقا بولمايدىغانلىقىنىڭ دەلىل پاكىتى تۆۋە ندىكى ھەدىسلەردۇر.

6. يولۇچى ئۆزى ياشىغان شەھەر ياكى يېزىنى تەركىتىپ، ئۇنىڭ ئەتراپ ۋە باغ - بوستانلىقلىرىدىن ئۆتۈپ كېتىپ بولمىغۇچىلىك ئۆيىدىن سەپەر ئۈچۈن چىقار - چىقمايلا نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇشقا باشلىمايدۇ.

7. يولۇچىنىڭ (بارغان يېرىدە ياكى يول ئۈستىدە) ئۆز مەھەللىسىدە ياشاۋاتقان كىشلەرگە ئىمام بولىشى جائىز بولۇپ، ئۇ ئىككى رەكئەت ئوقۇغاندىن كېيىن سالام بىرىدۇ. ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلغۇچىلار بولسا، ھەممىسى ئۆز ئالدىغا نامازلىرىنى تولۇقلىۋالىدۇ. شۇنداقتىمۇ يولۇچى ئىمامنىڭ سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن ئۆزىگە ئىقتىدا قىلغۇچىلارغا: «مەن يولۇچى، سىلەر نامىزىڭلارنى تولۇقلىۋېلىڭلار» دېيىشى مۇستەھەبتۇر.

8. شۇنىڭدەك، يولۇچىنىڭ ئۆز مەھەللىسىدە ياشاۋاتقان كىشلەرنىڭ ئارقىسىدا تۇرۇپ ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلىشى جائىزدۇر. لېكىن ئۇنىڭ ئىمام ۋە جامائەتكە ئەگىشىپ ئىمامغا ئىقتىدا قىلغۇچىلار بىلەن بىرلىكتە نامازنى تولۇق ئوقۇشى جائىز بولغىنىدەك، قىسقارتىپ ئوقۇشىمۇ جائىزدۇر.

9. سەپەر قىلغان ئادەم سەپەردىن ئۆزىنىڭ يۇرتىغا قايتىپ كەلگەندە ئۇ يەردە تۇرۇشنى نىيەت قىلمىسىمۇ ئۇ يەردە تۇرغۇچى ھېساپلىنىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ نامازنى تولۇق ئوقۇشى لازىم.

10. سەپەرگە چىققان بىر ئادەم دېڭىزدىكى كېمىگە ياكى ئادەم ياشىمايدىغان بىر ئارالغا ئوخشاش ياشاش مۇمكىن بولمايدىغان بىر يەردە تۇرۇشنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم، بۇ نىيىتى بىلەن مۇساپىرلىق ھالىتىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ.

11. ئىنسانىنىڭ تۇغۇلغان يېرى ياكى ئولتۇراقلىشىپ قالغان يېرى ئۇنىڭ ئەسلى ۋەتىنى ھېساپلىنىدۇ. ئىنسانىنىڭ باشقا بىر يەرنى ۋەتەن تۇتۇۋېلىشى بىلەن ئۇنىڭ ئەسلىدىكى ۋەتىنى بىكار بولۇپ كېتىدۇ. يەنى ئۇ، ئۇ ئادەمنىڭ ۋەتىنى ھېساپلانمايدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان ساھابىلەرنىڭ ئەسلىدىكى ۋەتىنى مەككە بولغان بولسىمۇ، ئۇلار مەككىگە كەلگەندە نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇغان.

12.ئەگەر بىر ئادەم ئەسلى ۋەتىنىدىن بىر يەرگە سەپەر قىلىپ ماڭغان ۋە تېخى سەپەرنىڭ مۇساپىسىنى بېسىپ بولماي تۇرۇپ ئەسلى ۋەتىنىگە قايتىشنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم تېخى سەپەرنىڭ مۇساپىسىنى بېسىپ بولالمىغانلىقى ئۈچۈن ، ۋەتىنىگە قايتىشنى نىيەت قىلىشى بىلەنلا مۇساپىرلىق ھالىتىدىن چىقىپ كېتىدۇ.

13. ئەگەر مۇساپىر ئادەم ئىككى رەكەت نامازنى تۆت رەكەت ئوقۇسا، ئەدەبكە رىئايە قىلمىغان

ۋە نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇشتىن ئىبارەت بىر ۋاجىپنى قىلمىغانلىقى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ.

14. بىر ئادەمنىڭ نامازنى قىسقارتىپ ئوقۇشى ياكى قىسقارتماي تولۇق ئوقۇشى ئۇ ئادەمنىڭ نامازنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ۋاقتىدىكى ئەھۋالىغا باغلىقتۇر.

15. مۇساپىر ئادەم ئالدىراش ئەمەس بىر ھالەتتە بولسا، نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ۋە نەپلە نامازلارنى ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئۇ بەك ئالدىراش ۋە ئىشى جىددى بىر ھالەتتە بولسا، نامازنىڭ سۈننەتلىرىنى ئوقۇمىسىمۇ بولىدۇ.

## 429. سۇئال: قاتناش قۇراللىرى ئۈستىدە ناماز ئوقۇش مەسلىسى

پاراخوت، كېمە، ئايرۇپىلان، پويىز، ئاپتوموبىل قاتارلىق قاتناش قۇراللىرى ئۈستىدە سەپەر قىلغاندا، ئۈزۈرسىز تۇرۇپمۇ ئولتۇرۇپ ناماز ئوقۇش جائىزدۇر. بۇ مەسىلىنىڭ تەپسىلاتى مۇنداق :

1 ) پاراخوتتا يۈرگەندە، نامازلارنى ئۆرە تۇرۇپ ئادەتتىكىدەك ئوقۇش كېرەك. چۈنكى پاراخوتتا باش قېيىش ياكى يىقىلىپ كېتىش خەۋپى بولمايدۇ. چۈنكى پاراخۇت ئۆيگە ئوخشاشتۇر.

2) كېمىدە يۈرگەندە كېمە كىچىك بولۇپ، ئۆرە تۇرسا بېشى قېيىش ياكى يىقىلىش ئېھتىمالى بولسا، ئولتۇرۇپ ئوقۇش جائىزدۇر. پەرز، ۋاجىپ، سۈننەت ۋە ھەر قانداق نامازنى ئولتۇرۇپ ئوقۇسا بولىدۇ.

3 ) ئايروپىلاندا يۈرگەندە، ئورۇندۇقتىن چىقىپ بوش جايلاردا ئۆرە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشقا (بوش ئورۇن تېپىلمىغانلىقتىن ) ئىمكانىيەت بولمىغان ياكى ئۆرە تۇرسا بېشى قايىدىغان شارائىتلاردا، ئولتۇرۇپ ئىشارەت بىلەن ناماز ئوقۇش جائىزدۇر.

4) ماشىنىدا يۈرگەندە، ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇش ھەقىقەتەن ئىمكانسىز بولغانلىقتىن، ئەگەر نامازنى كېچىكتۈرسە ئۇنىڭ ۋاقتى چىقىپ كېتىش ئېھتىمالى بولغان شارائىتلاردا، ئولتۇرۇپ ئىشارەت بىلەن ماشىنىنىڭ يۆنىلىشىگە قاراپ ئوقۇش جائىزدۇر.

5) پەرز، ۋاجىپ، تەكىتلىك سۈننەت بولغان نامازلاردىن باشقا نەپلىگە ئوخشاش نامازلارنى ئۆزۈرسىز ھالدىمۇ، قايسىبىر ۋاقىتتا ئولتۇرۇپ ياكى ئىشارەت بىلەن ئوقۇش جائىزدۇر. بىراق ساۋاب جەھەتتە پەرقلىق بولىدۇ.

## 430. سۇئال: ئىككى نامازنى جۇغلاپ بىرلىكتە ئوقۇش توغرىسىدا

يولۇچىنىڭ ئىككى ۋاخ نامازنى جۇغلاپ بىر ۋاقىتتا ئوقۇشى جائىزدۇر. مەسىلەن: پېشىننى ناماز ئەسىرنىڭ ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈپ ئىككىسىنى ئايرىم ـ ئايرىم ھالدا ناماز ئەسىرنىڭ ۋاقتىدا ئوقۇيدۇ. يەنى ئەۋۋەل پېشىننى، ئاندىن ناماز ئەسىرنى بىر ئەزان بىلەن ۋە ئىككى تەكبىر بىلەن ئوقۇيدۇ. مانا بۇنىڭغا كېچىكتۈرۈپ جۇغلاپ ئوقۇش مەنىسىدە جەمئى تەخىر دېيىلىدۇ.

يەنە بىر خىل جۇغلاپ ئوقۇش بولۇپ، بۇنىڭغا ئالدىغا ئېلىنغان جۇغلاش مەنىسىدە جەمئى تەقدىم دېيىلىدۇ. بۇنىڭدا ناماز ئەسرى ئالدىغا ئېلىنىپ پېشىننىڭ ۋاقتىدا پېشىن بىلەن بىرگە ياكى خۇپتەن ئالدىغا ئېلىنىپ ناماز شامنىڭ ۋاقتىدا ناماز شام بىلەن بىرلىكتە ئوقۇلىدۇ. بۇخىل جۇغلاپ ئوقۇش توغرىسىدا بىر قىسىم ئىماملار ئوتتۇرىسىدا ئىختىلاپ بولسىمۇ، توغرىسى ئېھتىياج بولغاندا بۇنداق جۇغلاپ ئوقۇشنىڭ جائىز بولىدىغانلىقىغا ئائىت پىكىردۇر.

## 431. سۇئال: نامازلارنى جەمى قىلىپ ئوقۇشقا بولىدىغان ئەھۋاللار

تۆۋەندىكى شارائىتلاردا نامازلارنى جەمئى قىلىپ ئوقۇشقا بولىدۇ :

1 ) ھاجىلارنىڭ « ئەرەفات » تا ئەسىر بىلەن پېشىن نامازلىرىنى پېشىن ۋاقتىدا، شام بىلەن

خۇپتەن نامازلىرىنى خۇپتەن ۋاقتىدا ئوقۇشى جائىز بولۇپلا قالماستىن، بەلكى سۈننەتتۇر.

2) يولۇچىلار نامازلارنىڭ قازا بولۇپ كېتىشىدىن ئەنسىرىسە بىرىنچى نامازنىڭ ۋاقتىنى بىر ئاز كېچىكتۈرۈپ، ئاۋۋال بىرىنچىسىنى ئاندىن ئىككىنچىسىنى بىر ۋاقىتتا جەمئى قىلىپ ئوقۇسا بولىدۇ.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەرگە كۈن ئېگىلىشتىن بۇرۇن ئاتلانسا، پېشىننى ئەسىرنىڭ ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈپ، ئىككى نامازنى جۇپلەپ ئوقۇيتتى. ئەگەر كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن ئاتلانسا، پېشىننى ئوقۇۋېتىپ، ئاندىن ئۇلاغقا مىنەتتى. (مۇسلىم: 704)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەردە ئالدىراش بولۇپ قالسا، پېشىننى ئەسىرنىڭ ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈپ، ئىككى نامازنى جۇپلەپ ئوقۇيتتى، ناماز شامنىمۇ كېچىكتۈرۈپ، خۇپتەن بىلەن جۇپلەپ ئوقۇيتتى. (نەسائى: 594)

مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەبۇك غازىتى سەپىرىدە كۈن ئېگىلىشتىن بۇرۇن يولغا چىقسا، پېشىننى ئەسىرنىڭ ۋاقتىغىچە كېچىكتۈرۈپ، ئەسىر بىلەن جۇپلەپ ئوقۇيتتى. كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن يولغا چىقماقچى بولسا، ئەسىرنى ئالدىغا سۈرۈپ، پېشىن بىلەن جۇپلەپ ئوقۇۋېتىپ، ئاندىن يولغا چىقاتتى. شامدىن بۇرۇن يولغا چىقسا، شامنى كېچىكتۈرۈپ خۇپتەن بىلەن جۇپلەپ ئوقۇيتتى. شامدىن كېيىن يولغا چىقسا، خۇپتەننى ئالدىغا سۈرۈپ، شام بىلەن جۇپلەپ ئوقۇيتتى. (تىرمىزى: 553)

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سەپەردە بولسا، كۈن پېتىپ، ئالەمنى قاراڭغۇ بېسىشقا ئاز قالغۇچە ماڭاتتى. ئاندىن كېيىن ئۇلاغدىن چۈشۈپ، شامنى ئوقۇپ، كەچلىك تامىقىنى يەيتتى. ئاندىن خۇپتەننى ئوقۇپ يولغا چىقاتتى. ئۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ مانا مۇشۇنداق قىلاتتى، دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇد1234)

3 ) كېسەل سەۋەبى بىلەن نامازلارنى جەمئى قىلمىسا مۇشەققەت تارتىپ قېلىش.

4) ئۆزۈرلۈك ( ھەمىشە قېنى ئېقىپ تۇرىدىغان) ئاياللار ئىككى نامازنى بىر ۋاقىتتا ئوقۇسا بولىدۇ.

5) بالا ئېمىتىدىغان ئايال ئۇچۇن بوۋىقىنىڭ تەرەتلىرىدىن كىيىمنى ھەمىشە يۇيۇپ بولۇش قىيىن بولغانلىقتىن، ئالدىنقى نامازنىڭ ۋاقتىنى ئاخىرقى ۋاقتىغىچىلىك كېچىكتۈرۈپ، ئىككىنچى نامازنىڭ ئاۋۋالقى ۋاقتىدا ئىككى نامازنى جەمئى قىلىپ بىر ۋاقىتتا ئوقۇشنى ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى دۇرۇس سانايدۇ.

6) سۈيدۈكى توختىمايدىغان ئۆزۈرلۈك كىشى ھەر نامازغا ئايرىم تاھارەت ئېلىشقا ئاجىز كەلسە، ئۇنىڭ ئىككى نامازنى بىر ۋاقىتتا بىر تاھارەت بىلەن ئوقۇشى جائىز سانالغان.

7) مۇندىن باشقا قاتتىق سوغۇق ياكى قاتتىق يامغۇرلۇق كۈنلەردە نامازلارنى جەمئى قىلىش جائىز كۆرۈلگەن. بىراق بۇنىڭ شەرتى : ئەگە ر جەمئى قىلمىسا مۇشەققەت تارتىپ قالسا ياكى تەن ساقلىقىغا زىيان يېتىدىغان شارائىتتا بولسا جەمئى قىلىشقا بولىدۇ.

8) پېشىن بىلەن ئەسىر ۋە خۇپتەن بىلەن نامازشامدىن باشقا نامازلارنى جۇغلاپ بىرلىكتە ئوقۇشقا بولمايدۇ. مەسىلەن: ناماز شام بىلەن ناماز ئەسىرنى بىرلەشتۈرۈپ ئوقۇش جائىز ئەمەس.

نامازنى جۇغلاپ بىرلەشتۈرۈپ ئوقۇشنىڭ سەۋەبى بولسا ئىنسانلارغا ئاسانلىق يارىتىپ بېرىشتۇر.

## 432. سۇئال:خەۋپ نامىزىنىڭ يولغا قويۇلۇشى

خەۋپ نامىزىنىڭ يولغا قويۇلۇشى بولسا ئىسلام دىنىنىڭ ئاسانلىق ئېلىپ كەلگەنلىكىنى، جەڭدە مۇسۇلمانلارغا ئاسانلىق ئېلىپ كەلگەنلىكىنى ، جەڭ مەيدانلىرىدىمۇ نامازنى ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرگەنلىكىنى بىر دىن ئىكەنلىكى چىقىدۇ. خەۋپ نامىزى تۆۋەندىكى ئايەتتە ئوچۇق بىر شەكىلدە يولغا قويۇلغاندۇر.

(ئى مۇھەممەد!) سەن مۆئمىنلەر بىلەن (جىھادتا) بىللە بولۇپ ئۇلار بىلەن ناماز ئوقۇماقچى بولغىنىڭدا، ئۇلارنىڭ بىر پىرقىسى سەن بىلەن بىرلىكتە نامازغا تۇرسۇن، قوراللىرىنى (ئېھتىيات يۈزىسىدىن) يېنىدا تۇتسۇن، سەجدىگە بېرىپ بولغاندىن كېيىن ئۇلار ئارقاڭلارغا ئۆتۈپ تۇرسۇن (يەنى ناماز ئوقۇپ بولغان پىرقە ئارقاڭلاردا كۆزەتچىلىك قىلىپ تۇرسۇن، ئۇلارنىڭ ئورنىغا) ناماز ئوقۇمىغان ئىككىنچى بىر پىرقە كېلىپ سەن بىلەن بىرلىكتە (يەنى ئارقاڭدا) ناماز ئوقۇسۇن، (دۈشمەنلىرىدىن) ئېھتىياتچانلىق بىلەن ھوشيار تۇرسۇن. (دۈشمەنلىرى بىلەن ئۇرۇشۇشقا تەييار تۇرۇش يۈزىسىدىن) قوراللىرىنى يېنىدا تۇتسۇن، كاپىرلار سىلەرنىڭ قوراللىرىڭلاردىن، ئەشيالىرىڭلاردىن غەپلەتتە قېلىشىڭلارنى، شۇنىڭ بىلەن سىلەرگە بىردىنلا (تۇيۇقسىزدىن) ھۇجۇم قىلىشنى ئارزۇ قىلىدۇ (يەنى دۈشمەنلەرنىڭ سىلەرگە ھۇجۇم قىلىش پۇرسىتىگە ئىگە بولالماسلىقى ئۈچۈن، ھەممەڭلار بىرلا ۋاقىتتا يىغىلىپ ناماز ئوقۇماي، يۇقىرىقى ئۇسۇل بويىچە ئوقۇڭلار). ئەگەر سىلەرگە يامغۇر سەۋەبلىك ھەرەج بولىدىغان بولسا ياكى كېسەل بولساڭلار، (بۇ چاغدا) قوراللىرىڭلارنى قويۇپ قويساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، ئېھتىياتچان ۋە ھوشيار بولۇڭلار، ﷲ ھەقىقەتەن كاپىرلار ئۈچۈن خور قىلغۇچى ئازاب تەييارلىدى [سۈرە نىسا 102-ئايەت].

## 433. سۇئال: خەۋپ نامىزىنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ نامازنى ساھابىلار بىلەن ھەر خىل شەكىلدە ئوقۇغان. بۇ ، بۇ نامازنى جەڭ مەيدانىدا قانداق شەكىلدە ئوقۇسا، جەڭ ۋەزىيىتىگە قولاي بولىدىغان بولسا شۇنداق شەكىلدە ئوقۇسا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

سەھل ئىبنى ئەبۇ ھەسمە مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر قېتىم ساھابىلەر بىلەن خەۋپ نامىزى ئوقۇغاندا، ساھابىلەرنى ئىككى سەپكە تىزىپ، ئالدىنقى سەپتىكىلەر بىلەن بىر رەكئەت ئوقۇدى، ئاندىن ئورنىدىن تۇردى. ئارقا سەپتىكىلەر بىر رەكئەت ئوقۇپ بولغۇچە، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆرە تۇرۇپ تۇردى. ئۇلار بىر رەكئەت ئوقۇپ بولۇپ ئالدىغا ئۆتتى، ئالدىدىكىلەر ئارقىغا چېكىندى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئالدىغا ئۆتكەنلەر بىلەن يەنە بىر رەكئەت ئوقۇپ بولۇپ، ئارقا سەپتىكىلەر بىر رەكئەت ئوقۇپ بولغۇچە ئولتۇرۇپ تۇردى. ئارقا سەپتىكىلەر بىر رەكئەت ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن سالام بەردى. (مۇسلىم: 841)

سالىھ ئىبنى خەۋۋات زاتىررىقا (لاتا - پۇتىلار) ئۇرۇشى بولغان كۈنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن خەۋپ نامىزى ئوقۇغان بىر ساھابىدىن خەۋپ نامىزىنىڭ جەريانىنى مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: بىر گۇرۇپپا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن سەپ تۈزۈپ

تۇردى، يەنە بىر گۇرۇپپا دۈشمەن تەرەپكە قاراپ سەپ تۈزۈپ تۇردى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېنىدىكى گۇرۇپپا بىلەن بىر رەكئەت ئوقۇغاندىن كېيىن ئۆرە تۇرۇپ تۇردى، ئۇلار يەنە بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ تاماملىۋېتىپ، دۈشمەن تەرەپكە بېرىپ سەپ تۈزۈپ تۇردى، يەنە بىر گۇرۇپپا كەلگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلار بىلەن قالغان بىر رەكئەتنى ئوقۇۋېتىپ ئورنىدا ئولتۇرۇپ تۇردى، ئۇلار قالغان بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ تاماملىغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلار بىلەن بىرگە سالام بەردى. (مۇسلىم 842، نەسائى، بۇخارى)

مالىك، تىرمىزى ۋە ئەبۇ داۋۇد يۇقىرىقى ھەدىسنىڭ ئاخىرىنى مۇنداق رىۋايەت قىلغان: بىرىنچى گۇرۇپپا قالغان بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ سالام بېرىپ، دۈشمەن تەرەپكە بېرىپ بولغۇچە ئىمام ئۆرە تۇرىدۇ، ئاندىن كېيىن ناماز ئوقۇمىغان گۇرۇپپا كېلىپ، ئىمامغا ئىقتىدا قىلىدۇ. ئىمام رۇكۇ، سەجدىنى ئۇلار بىلەن بىرگە قىلىپ، بىر رەكئەتنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن، (يالغۇز) سالام بېرىدۇ، كەيىندىكىلەر قالغان بىر رەكئەتنى ئۆزلىرى ئوقۇپ بولۇپ سالام بېرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1239)

ئەگەر جەڭ مەيدانىنىڭ ئەھۋالى ئېغىر بولسا ، نامازنى ئۆرە تۇرغان ياكى ئولتۇرغان ھەتتا ئۇلاغقا مىنىپ كىتىۋېتىپ ئايرىم- ئايرىم ھالەتتە ئوقۇسمۇ بولىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:

ئەگەر جەڭ مەيدانىنىڭ ئەھۋالى بەك خەتەرلىك بولسا ناماز ئوقۇلماي كېچىكتۈرۈلىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەندەك ئۇرۇشىدا مەدىنە قورشاۋدا قالغاندا نامازنى كېچىكتۈرگەن.

### 434. سۇئال: سەھۋەنلىك سەجدىسىنىڭ يولغا قويۇلۇشى

سەھۋەنلىك سەجدىسى بولسا، نامازنىڭ سۈننەتلىرىنىڭ تاشلىنىپ قالغانلىقى بىلەن ئەمەس نامازنىڭ ئەسلى ۋاجىپلىرىنىڭ بىر ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ ۋاجىپىنىڭ سەھۋەنلىك بىلەن تاشلىنىپ قىلىشى بىلەن نامازدا پەيدا بولغان كەمچىلىكنى تولۇقلاش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان سەجدىدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: نامازدىكى ھەر قانداق سەھۋەنلىك ئۈچۈن، سالامدىن كېيىن ئىككى سەجدە قىلىنىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1038)

### 435. سۇئال: سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىشتا بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلەر

1. نامازدا سۈننەتنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن سەھۋەنلىك سەجدىسى قىلىنمايدۇ چۈنكى ناماز، سۈننەتنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن كەم بولۇپ قالغان ھېساپلانمايدۇ.

2. نامازدا يەنە پەرز بىر ئىشنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن سەھۋەنلىك سەجدىسى قىلىنمايدۇ چۈنكى ناماز، پەرز بىر ئىشنىڭ تاشلىنىپ قېلىشى بىلەن بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. بۇزۇلۇپ كەتكەن نەرسىنى سەھۋەنلىك سەجدىسى بىلەن تولۇقلىغىلى بولمايدۇ.

3. ئۇ، نامازنىڭ ئاخىرىدا قىلىنىدىغان ئىككى سەجدىدۇر. بۇ سەجدىنى قىلىشتىن ئىلگىرى ئوڭ تەرەپكە سالام بېرىۋېتىپ، ئاندىن بۇ سەجدىنى قىلىش ئەڭ ياخشىدۇر. بۇ سەجدىنى نامازنىڭ ئەڭ ئاخىردا قىلىنىدىغان سالامدىن ئىلگىرى قىلىپ ئاندىن سالام بېرىپ نامازدىن چىقىشقىمۇ بولىدۇ لىكىن بۇنداق قىلىش مەكرۇھتۇر.

4. سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئەتتەھەييياتۇنى قايتا ئوقۇش ۋاجىپتۇر.

چۈنكى سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىشتىن بۇرۇن ئوقۇغان ئەتتەھەييياتۇ سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش بىلەن ئەمەلدىن قالىدۇ.

5. ئەگەر بىر ئادەم سەھۋەنلىك سەجدىسىدىن بېشىنى كۆتۈرۈپلا ئەتتەھەيياتۇنى ئوقۇماستىن سالام بەرگەن بولسا، بىر ۋاجىپنى قىلمىغان بولىدۇ. بۇنداق قىلىش بىلەن نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. لىكىن هارامغا يېقىن مەكرۇھ ئىشتىن بىرنى قىلغان ھېساپلىنىدۇ.

6. سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپتۇر. چۈنكى ئۇ، نامازدا ئۆتۈلۈپ سالغان كەمچىلىكنى تولۇقلاش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان سەجدىدۇر.

7. ئىبادەتنى مۇكەممەل بىر شەكىلدە ئادا قىلىش ۋاجىپتۇر. سەھۋەنلىك سەجدىسى خۇددى ھەجدە ئۆتكۈزۈلۈپ سالغان كەمچىلىكنى تولۇقلاش ئۈچۈن مال سويۇش ۋاجىپ قىلىنغىنىدەك نامازدا ئۆتكۈزىلىپ قالغان كەمچىلىكنى تولۇقلاش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان ۋاجىپ بىر ئىشتۇر.

8. سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلماسلىققا ئۆزرىسى يوق تۇرۇپ قەستەن قىلمىغان ئادەم گۇناھكار بولىدۇ ۋە ئۇنىڭغا نامازنى قايتا ئوقۇش لازىم بولىدۇ.

## 436. سۇئال: سەھۋەنلىك سەجدىسىنىڭ شەكلى

1. ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان ئادەم، ئەگەر ئىمام نامازدا سەھۋەنلىك ئۆتكۈزۈپ سېلىپ سەھۋەنلىك سەجدىسى قىلغان بولسا، ئىمام بىلەن بىللە سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم.

2. ئەگەر بىر ئادەم، ئۇستىدە سەھۋەنلىك سەجدىسىنىڭ بارلىقى ئېسىدە بار تۇرۇپ سالام بېرىۋەتكەن بولسا، ئۇ سەجدىنى كېيىنمۇ قىلالايدۇ.

3. ئەمما ئۇ ئادەم ئۇستىدە ناماز سەجدىسىنىڭ ياكى تىلاۋەت سەجدىسىنىڭ بارلىقى ئېسىدە بار تۇرۇپ سالام بېرىۋەتكەن بولسا، ئۇ سەجدىنى سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن قىلىش توغرا بولمايدۇ.

4. بىر ئادەم تۆت رەكەتلىك پەرز نامازنىڭ ياكى ۋىتىر نامىزىنىڭ بىرىنچى ئولتۇرۇشىدا ئولتۇرماي سەھۋەنلىك بىلەن قوپۇپ كېتىپ سالغان بولسا، قوپۇپ تىكلىنىپ بولمىغانلا بولسا قايتىپ بىرىنچى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرىدۇ.

5. ئەگەر ئۇ ئادەم قوپۇپ تىكلىنىپ بولغاندىن كېيىن قايتىپ ئولتۇرۇشتا ئولتۇرغان بولسا، نامىزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى نامازدا ئازراق ئارتۇق ئۆرە تۇرۇپ قېلىش نامازنىڭ توغرا بولىشىغا دەخلى يەتكۈزمەيدۇ.

6. ئەمما پەرز ناماز ۋە ۋىتىر نامازلاردىن باشقا مەسىلەن سۈننەن ناماز ۋە نەپلە نامازغا ئوخشاش نامازلاردا بىرىنچى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرماي سەھۋەنلىك بىلەن قوپۇپ كېتىپ تىكلىنىپ بولغان بولسىمۇ قايتىپ ئولتۇرۇشتا ئولتۇرىدۇ. چۈنكى بۇ خىلدىكى نامازلاردا ھەر بىر ئىككى رەكەت ئۆز ئالدىغا بىر ناماز ھېساپلىنىدۇ.

7. ئەگەر ئۇ ئادەم قوپۇپ كېتىپ ئۈچىنچى رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلىپ سالغان بولسا، ئولتۇرۇشتا ئولتۇرۇش ئۈچۈن قايتماي نامىزىنى داۋاملاشتۇرىدۇ.

8. بىرىنچى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرماي سەھۋەنلىك بىلەن ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇپ كېتىپ سالغان، ئاندىن يېنىپ قايتا ئولتۇرغان ئادەم، ئەگەر ئۆرە تۇرۇپ بولۇشقا ئاز قالغان ۋاقىتىدا يېنىپ قايتا ئولتۇرغان بولسا، سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ. ئەگەر تېخى ئولتۇرۇشقا يېقىن بىر شەكىلدە قوپۇپ بولۇپ، ئاندىن ئولتۇرغان بولسا، سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلمايدۇ.

9. ئەگەر بىر ئادەم ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرماي تۆت رەكەتلىك نامازدا بەشىنچى رەكەتكە ياكى ئۈچ رەكەتلىك نامازدا تۆتىنچى رەكەتكە ياكى بامداتدەك ئىككى رەكەتلىك نامازدا ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇپ كېتىپ قالغان، قوپۇپ كەتكەن رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلمىغانلا بولسا، قايتىپ ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرىدۇ. چۈنكى ئۇ قوپۇپ كەتكەن رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلمىغاچقا تېخى پەرزنىڭ دائىرىسى ئىچىدىن چىقىپ كەتمىگەن بولىدۇ ۋە سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ.

10. ئەگەر ئۇ ئادەم سەھۋەنلىك بىلەن قوپۇپ كەتكەن رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلغان بولسا، پەرزنىڭ دائىرىسى ئىچىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ ۋە ئۇنىڭ پەرز نامىزى بولسا نەپلە نامازغا ئايلىنىپ كېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئۇ ئادەم ئۇ بىر رەكەت نامازغا يەنە بىر رەكەت قوشۇپ ئىككى رەكەت قىلىدۇ. ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم بولمايدۇ. چۈنكى بۇزۇلۇپ كەتكەن ناماز يەنى پەرزلىكتىن بۇزۇلۇپ نەپلىگە ئايلانغان ناماز سەھۋەنلىك سەجدىسى بىلەن ئەسلىگە كەلمەيدۇ.

11. ئەگەر بىر ئادەم ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرۇپ بولغاندىن كېيىن سەھۋەنلىك بىلەن ئارتۇق رەكەتكە يەنى تۆت رەكەتلىك نامازدا بەشىنچى رەكەتكە ياكى ئۈچ رەكەتلىك نامازدا تۆتىنچى رەكەتكە ياكى بامداتدەك ئىككى رەكەتلىك نامازدا ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئارتۇق رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلمىغانلا بولسا، ئۆزىنىڭ ئارتۇق رەكەتكە قوپۇپ كەتكەنلىكى ئېسىگە كەلگەن ھامانلا ئولتۇرسا بولىدۇ ۋە ئاخىرقى سالامنى كېچىكتۈرۈپ سالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم.

12. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ ئارتۇق رەكەتنىڭ سەجدىسىنى قىلىپ بولغان بولسا، ئاخىرقى رەكەتتە ئولتۇرغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ پەرزى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم خالىسا ئۇ ئارتۇق بىر رەكەتكە يەنە بىر رەكەت قوشىدۇ ۋە ئارتۇق ئىككى رەكەت بۇ ناماز ئۇنىڭ ئۈچۈن نەپلە ھېساپلىنىدۇ. ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم كېلىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم پەرز ناماز ئۈچۈن بېرىلىدىغان ئاخىرقى سالامنى قىلمىدى.

13. سۈرە فاتىھەنىڭ كۆپ قىسمىنى ئوقۇمىغانلىق سەۋەبى بىلەن سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپ بولىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم سۈرە فاتىھەنى ئوقۇماي باشقا سۈرىدىن بىر ئايەت ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن سۈرە فاتىھەنى ئوقۇمىغانلىقى ئېسىگە كەلگەن بولسا، سۈرە فاتىھەنى ئوقۇيدۇ، ئاندىن ئۇ سۈرىنى قايتا ئوقۇيدۇ ۋە سۈرە فاتىھەنى ئوقۇشنى كېچىكتۈرۈپ قويغانلىقى ئۈچۈن سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ.

14. ئەگەر ئۇ ئادەم نامازنىڭ دەسلەپكى ئىككى رەكەتىنىڭ بىرەر رەكىتىدە سۈرىنى ئوقۇشتىن ئىلگىرى سۈرە فاتىھەنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى قايتا قايتا ئوقۇغان بولسا، ئۇنىڭغا يەنە سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم بولىدۇ.

15. ئەگەر بىر ئادەم سۈرە فاتىھەنىڭ كەينىدىن ئوقۇيدىغان سۈرىنى ئوقۇمايلا رۇكۇغا كېتىپ رۇكۇدا ياكى رۇكۇدىن بېشىنى كۆتىرىپ تېخى سەجدىگە بارماي تۇرغان ۋاقتىدا، سۈرىنى ئوقۇمىغانلىقى ئېسىگە كەلگەن بولسا، ئارقىسىغا يېنىپ سۈرىنى ئوقۇيدۇ، رۇكۇنى قايتا قىلىدۇ ۋە سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ.

16. ئەگەر بىر ئادەم دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇشنى ئۇنتۇپ قېلىپ رۇكۇغا كېتىپ رۇكۇدا ياكى

رۇكۇدىن بېشىنى كۆتۈرۈپ تېخى سەجدىگە بارماي تۇرغان ۋاقتىدا قۇنۇتنى ئوقۇمىغانلىقى ئېسىگە كەلگەنە بولسا، ئۇنىڭ ئورنى ئۆتۈپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇنى ئوقۇش ئۈچۈن ئارقىسىغا يانمايدۇ. ئەگەر ئارقىسىغا يانغان ۋە دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇغان بولسا، ئۇنىڭ ئىلگىرى قىلغان رۇكۇسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇش ۋاجىپتۇر. ۋاجىپ بىر ئىشنى قىلىش بىلەن پەرز بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئۇ ئادەم مەيلى ئارقىسىغا يېنىپ دۇئايى قۇنۇتنى قايتا ئوقۇسۇن مەيلى ئوقۇمىسۇن، ئۇنىڭ سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىشى لازىم. چۈنكى ئۇ، بىرىنچى سۈرەتتە دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇشنى كېچىكتۈردى، ئىككىنچى سۈرەتتە بولسا، ئۇنى پەقەت ئوقۇمىدى.

17. ئەگەر بىر ئادەم رۇكۇ ياكى سەجدە قىلغاندا ياكى رۇكۇدىن بېشىنى كۆتۈرگەن ۋە تېخى سەجدىگە بارماي تۇرغان ۋاقتىدا سەھۋەنلىك بىلەن ئايەت ئوقۇپ سالغان بولسا، سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم.

18. ئەگەر ئۇ ئادەم ئولتۇرۇشتا ئولتۇرۇپ ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇشتىن ئىلگىرى ئايەت ئوقۇپ سالغان بولسا، ئولتۇرۇشنىڭ بېشىدا ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم كېلىدۇ. چۈنكى ئولتۇرۇشنىڭ بېشىدا ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇش ۋاجىپتۇر.

19. ئەگەر بىر ئادەم بىرىنچى ئولتۇرۇشتا ئەتتەھىيياتۇدىن كېيىن ئايەت ئوقۇپ سالغان بولسا، ئەتتەھىيياتۇنىڭ كەينىدىنلا ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇشتىن ئىبارەت بىر ۋاجىپنى قىلىشنى كېچىكتۈرۈپ سالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم.

20. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۈچىنچى رەكەتكە قوپۇشنى دۇرۇت ئوقۇغانلىق سەۋەبى بىلەن كېچىكتۈرۈپ سالغان بولسىمۇ يەنە ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم كېلىدۇ.

21. ئەمما ئۇ ئەگەر ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئولتۇرۇپ ۋە ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئايەت ئوقۇپ سالغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم كەلمەيدۇ. چۈنكى ئاخىرقى ئولتۇرۇشتا ئەتتەھىيياتۇنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىنكى مۇددەت دۇرۇت ئوقۇش ۋە دۇئا قىلىش ئۈچۈندۇر. ئايەت بولسا بۇ ئىككىسىنىڭ ھەر ئىككىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

22. ئەگەر بىر ئادەم ئەتتەھىيياتۇنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى ياكى دۇئايى قۇنۇتنى ئوقۇمىغان ياكى دۇئايى قۇنۇتنىڭ تەكبىرىنى ئېيتمىغان بولسا، ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم.

23. ئەگەر ئايەتلەر ئاۋازسىز ئوقۇلىدىغان نامازلاردا ئىمام ئەڭ ئاز بولغاندا ئۇززۇن بىر ئايەت ياكى قىسقا ئۈچ ئايەتنى ئاۋازلىق ئوقۇپ سالغان، ياكى ئايەتلەر ئاۋازلىق ئوقۇلىدىغان نامازلاردا ئاۋازسىز ئوقۇپ سالغان بولسا، ئۇنىڭغا سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىش لازىم.

## 437. سۇئال: نامازدا شەك قىلىپ قىلىشنىڭ ھۆكمى

1. بىر ئادەم نامازنى ئوقۇپ بولۇپ سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن نامازنى توغرا ئوقۇغانلىقى ياكى خاتا ئوقۇغانلىقى ھەققىدە شەك قىلىپ قالغان بولسا، بۇ شەك ھېچبىر ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. لېكىن ئۇنىڭ گۇمانىغا ئۆزىنىڭ نامازدا بىر ئىشنى كەم قىلىپ قويغانلىقى كۈچلۈك كەلسە ئەگەر ئۇ ئادەم سالام بېرىپ بولغاندىن كېيىن نامازغا زىت كېلىدىغان مەسىلەن گەپ قىلغانغا ياكى ئاۋازلىق كۈلگەنگە ئوخشاش بىرەر ئىشنى قىلغان بولسا، نامازنى قايتا ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئۇنداق

ئىشنى قىلمىغان بولسا، پەقەت كەم قىلىپ قويغان ئىشنى قىلىدۇ ۋە ئاندىن سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ.

2. ئەگەر بىر ئادەم ناماز ئوقۇۋېتىپ تۇرۇپ ئۆزىنىڭ نامازنى قانچە رەكەت ئوقۇغانلىقىدا شەك قىلىپ قالغان ۋە ئۇنىڭ بۇ تۇنچى قېتىم نامازدا شەك قىلىپ قېلىشى بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ ۋە ئۇنىڭ نامازنى قايتا ئوقۇشقا توغرا كېلىدۇ.

3. ئەگەر بىر ئادەم ناماز ئوقۇۋېتىپ تۇرۇپ ئۆزىنىڭ نامازنى قانچە رەكەت ئوقۇغانلىقىدا شەك قىلىپ قالغان ۋە ئۇنىڭ بۇ، ئىككىنچى قېتىم نامازدا شەك قىلىپ قېلىشى بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇ ئادەم نامازنى ئۇنىڭ ئەڭ كۈچلۈك گۇماندا قانچە رەكەت ناماز ئوقۇغانلىقى بولسا، شۇ رەكەتتىن ھېساپلاپ ئوقۇيدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ گۇمانى بىرەرساندا كۈچلۈك بولمىسا، ئەڭ ئاز ساندىن باشلاپ ئوقۇيدۇ ۋاجىپ بولغان ئولتۇرۇش بولسىمۇ بۇ ئولتۇرىدىغان يەر دەپ ئويلىغان يەردە ئولتۇرىدۇ ۋە سەھۋەنلىك سەجدىسىنى قىلىدۇ.

4. ناماز ئوقۇغان بىر ئادەمگە ئادىل بىر ئادەم كېلىپ ئۇنىڭ نامازنى كەم ئوقۇغانلىقىنى خەۋەر قىلغان ۋە ئۇ ئادەم خەۋەر قىلغۇچىنىڭ سۆزىنىڭ توغرا ياكى توغرا ئەمەسلىكىدە شەكلىنىپ قالغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇ ئادەمنىڭ نامازنى قايتا ئوقۇشى مۇستەھەپتۇر. ئەگەر ئۇنىڭغا ئىككى ئادەم كېلىپ خەۋەر قىلغان بولسا، ئۇنىڭ نامازنى قايتا ئوقۇشى ۋاجىپتۇر.

5. ئىمام مەن نامازنى توغرا ئوقۇدۇم دېگەن، جامائەت ناماز خاتا بولۇپ قالدى دېگەن ۋە شۇنىڭ بىلەن ئىمام بىلەن جامائەت ئىختىلاپ قىلىشىپ قالغان بولسا، ئەگەر ئىمام ئۆزىنىڭ نامازنى توغرا ئوقۇغانلىقىغا ئىشەنچ قىلالىسا، ئىمامغا نامازنى قايتا ئوقۇش لازىم بولمايدۇ. ئەگەر ئىشەنچ قىلالمىسا، ئىمام جامائەتنىڭ سۆزىگە ئاساسەن نامازنى قايتا ئوقۇيدۇ.

6. ئىمام نامازدا شەكلىنىپ قېلىپ جامائەتنىڭ ئۆزىگە قانداق قىلىشنى بىلدۈرۈپ قويۇشى ئۈچۈن ئۇلارغا دىققەت قىلغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئەگەر جامائەت ئورنىدىن ئۆرە تۇرسا ئىماممۇ ئۆرە تۇرىدۇ. ئەگەر جامائەت ئولتۇرسا ئىماممۇ ئولتۇرىدۇ. نامازدا بۇنچىلىك شەكلىنىپ قېلىش نامازنىڭ توغرا بولۇشىغا ھېچقانداق دەخلى يەتكۈزمەيدۇ ۋە سەھۋەنلىك سەجدىسىنىمۇ قىلمايدۇ.

7. بىر ئادەم ئۆزىنىڭ تاھارەت ئالغانلىقىنى ئېنىق بىلىدىغان، لېكىن تاھارىتىنى سۇندۇرغان ياكى سۇندۇرمىغانلىقىدا شەكلىنىپ قالغان بولسا، ئۇ ئادەم تاھارىتى بار ھېساپلىنىدۇ.

## 438. سوئال: تىلاۋەت سەجدىسىنىڭ بايانى

1. تىلاۋەت سەجدىسىنىڭ قىلىنىش ئۇسۇلىمۇ ناماز سەجدىسىگە ئوخشاشتۇر. لېكىن ئۇنىڭ قېتىم سانى پەقەت بىردۇر سەجدە قىلىشتىن بۇرۇن ئاللاھۇ ئەكبەر! دەپ تەكبىر ئېيتىش ۋە سەجدە قىلىپ بولغاندىن كېيىنمۇ ئاللاھۇ ئەكبەر! دەپ تەكبىر ئېيتىش سۈننەتتۇر.

2. تىلاۋەت سەجدىسىدە تەكبىر ئېيتىپ قۇلاق قاقىدىغان، سەجدىدىن كېيىن ئەتتەھىييياتۇ ئوقۇيدىغان ۋە سالام بېرىدىغان ئىش يوقتۇر.

3. سەجدە قىلىشنى ئۆرە تۇرۇپ باشلاپ سەجدىنى قىلىپ بولۇپ يەنە ئۆرە تۇرۇش مۇستەھەپتۇر.

4. قۇرئاننىڭ ئىچىدە ئون تۆت يەردە بەزى رىۋايەتلەردە ئون بەش يەردە سەجدە ئايەتلىرى بولۇپ، ئۇ ئايەتلەردىن بىرەر ئايەتنى ئوقۇغان ياكى ئاڭلىغان ئادەمگە تىلاۋەت سەجدىسىنى

قىلىش ۋاجىپتۇر.

5. سەجدە ئايەتلىرىنى ئوقۇغان ئادەمگە سەجدە قىلىش ۋاجىپ بولغىنىدەك ئۇنى تىڭشىغان ئادەمگىمۇ سەجدە قىلىش ۋاجىپتۇر. سەجدە ئايىتىنى تىڭشىغان ئادەمگە سەجدە قىلىشنىڭ ۋاجىپ بولۇشىنىڭ بىر شەرتى ئۇ ئادەمنىڭ سەجدە ئايىتىنى توغرا بىر شەكىلدە ئاڭلىشى لازىم.

6. ئەگەر ئۇ ئادەم سەجدە ئايىتىنى ساراڭ ئادەمدىن ياكى ئوخلاۋېتىپ، ئايەت ئوقۇغان ئادەمدىن ياكى قۇشتىن ياكى بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىدىن تىڭشىغان بولسا، ئۇنىڭغا سەجدە قىلىش ۋاجىپ بولمايدۇ.

7. باشقىلارنىڭ سەجدە ئايەتلىرىنى ئوقۇغانلىق سەۋەبى بىلەن گاس ئادەمگە سەجدە قىلىش ۋاجىپ بولمايدۇ. ئەمما گاس ئادەم ئەگەر ئۇ سەجدە ئايەتلىرىنى ئۆزى ئوقۇسا، ئۇنىڭغا سەجدە قىلىش لازىم بولىدۇ.

8. تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلىشنىڭ ۋاجىپ بولۇشى ئۈچۈن ئايەتتىكى پەقەت سەجدە دېگەن سۆزنى ئۇنىڭ ېىشىدىكى بىر سۆز ياكى كەينىدىكى بىر سۆز بىلەن ئوقۇش يېتەرلىكتۇر. سەجدە قىلىشنىڭ ۋاجىپ بولۇشى ئۈچۈن بىر ئايەتنىڭ ھەممىسىنى ئوقۇش لازىم ئەمەس.

9. ئەگەر بىر ئادەم سەجدە ئايىتىنى ھەجىلەپ ئوقۇغان بولسا، ئوقۇغۇچىغا ۋە تىڭشىغۇچىغا تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپ بولمايدۇ. چۈنكى ئايەتنى ھەجىلەش ئايەتنى رەسمىي يوسۇندا ئوقۇغان بولماستىن پەقەت ھەرپىلەرنى ھەجىلىگەنلىك ۋە سانىغانلىق، دەپ قارىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن نامازدا ئايەتنى ھەجىلەپ ئوقۇش بىلەن ناماز ئادا بولمايدۇ.

10. سەجدە ئايەتلىرنى يېزىش بىلەن ياكى ئوقۇماستىن ئۇنىڭغا قاراش بىلەن تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپ بولمايدۇ. چۈنكى ئايەتنى يېزىش ياكى ئۇنىڭغا قاراش ئۇنى ئوقۇغانلىق ياكى تىڭشىغانلىق ھېساپلانمايدۇ.

11. ئەگەر بىر ئادەم سەجدە ئايىتىنى ئۇلاغقا مىنىپ كېتىپ بېرىپ ئوقۇغان ياكى تىڭشىغان بولسا، سەجدىنى ئۇلاغنىڭ ئۈستىدە تۇرۇپ بېشى بىلەن ئىشارەت قىلىپ ئادا قىلىسىمۇ بولىدۇ.

12. نامازنىڭ ئىچىدە ۋاجىپ بولغان، لېكىن نامازنىڭ ئىچىدە ئادا قىلىنماي قالغان يەنى قەستەن ئادا قىلىنمىغان تىلاۋەت سەجدىسى، ئادا قىلىنمىسىمۇ بولىدۇ. لېكىن شۇنداق قىلغان ئادەم گۇناھ ئۆتكۈزگەن ھېساپلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ تەۋبە قىلىشى لازىم.

13. بىر ئادەم، ناماز ئوقۇۋاتقان بىر كىشىنىڭ نامازدىكى تىلاۋىتىدىن سەجدە ئايىتىنى تىڭشىغان، ئۇ ئادەم ئۇ كىشىدىن سەجدە ئايىتىنى تىڭشىغان چاغدا تېخى ئۇ كىشىگە ئىقتىدا قىلمىغان ياكى ئۇ كىشىگە نامازنىڭ باشقا بىر رەكئىتىدە ئىقتىدا قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم تىلاۋەت سەجدىسىنى نامازنىڭ تېشىدا قىلىدۇ.

14. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ كىشىگە، ئۇ كىشى تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن سەجدە ئايىتىنى ئوقۇغان نامازنىڭ ئاشۇ رەكئىتىگە ئىقتىدا قىلغان بولسا، ھۆكمەن بولسىمۇ تىلاۋەت سەجدىسىنى تاپقان بولىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم سەجدە ئايىتى ئوقۇلغان رەكئەتكە ئىقتىدا قىلىپ ئۇ رەكەتكە ئۈلگىرىشى بىلەن تىلاۋەت سەجدىسىنى تاپقان بولىدۇ. چۈنكى تىلاۋەت سەجدىسى نامازنىڭ ئۇ رەكئىتىنىڭ بىر قىسمى ھېساپلىنىدۇ.

15. ناماز ئوقۇۋاتقان كىشى مەيلى ئىمام بولسۇن ياكى ئىمامغا ئىقتىدا قىلغان كىشى بولسۇن ياكى يالغۇز ناماز ئوقۇغان كىشى بولسۇن نامازدا باشقا ناماز ئوقۇۋاتقان بىر ئادەمدىن سەجدە

ئايەتنى ئاڭلىغان بولسا، ئۇ كىشى تىلاۋەت سەجدىسىنى نامازنىڭ ئىچىدە قىلمايدۇ. ئۇنى نامازنى ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن قىلىدۇ.

16. ئەگەر ئۇ كىشى تىلاۋەت سەجدىسىنى نامازنىڭ ئىچىدە قىلسا، تىلاۋەت سەجدىسى ئادا بولمىغان بولىدۇ. دە نامازنى ئوقۇپ بولغاندا ئۇنى قايتا قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.

17. بىر ئادەم تىلاۋەت سەجدىسىنى بىر نەچچە قېتىم تەكرارلىغان، ئەمما ئوقۇلغان ئۇ ئايەت بىرلا ئايەت بولغان، ھەم ئۇ ئايەتنى بىرلا ئورۇندا تۇرۇپ تەكرارلىغان بولسا، ئۇ ئادەم بىر قېتىم سەجدە قىلسا بولىدۇ.

18. بىر ئادەم سەجدە ئايىتىنى بىر ئورۇندا ئولتۇرۇپ بىر نەچچە قېتىم ئاڭلىغان بولسا، ئۇ ئادەم بۇ ئەھۋالدىمۇ بىر قېتىم سەجدە قىلسا بولىدۇ.

19. ئەگەر بىر ئادەم بىر سەجدە ئايىتىنى بىر ئورۇندا بىر قېتىم يەنە بىر ئورۇندا بىر قېتىم ئوقۇغان بولسا، ئۇنىڭغا ئالماشقان ھەر ئورۇن ئۈچۈن بىر قېتىم سەجدە قىلىش لازىم.

20. ئۇ ئادەم مۇقىم بىر ئورۇندا ئولتۇرۇپ سەجدە ئايىتى بار باشقا باشقا ئايەتلەرنى ئوقۇغان بولسا، ئۇنىڭغا ھەر بىر ئايەت ئۈچۈن بىر قېتىمدىن سەجدە قىلىش لازىم بولىدۇ.

21. سەجدە ئايىتىنى ئاڭلىغان ئادەم بىر ئورۇندا ئولتۇرۇپ سەجدە ئايىتى بار باشقا باشقا ئايەتلەرنى ئاڭلىغان بولسا، ئۇنىڭغىمۇ ھەر بىر ئايەت ئۈچۈن بىر قېتىمدىن سەجدە قىلىش لازىم بولىدۇ.

22. ئەگەر سەجدە ئايىتىنى ئاڭلىغۇچى بىر ئايەتنى بىر قېتىم بۇ يەردە، بىر قىتىم ئۇ يەردە ئاڭلىغانغا ئوخشاش ئورۇن ئالماشتۇرغان بولسا، ئۇنىڭغا ھەر بىر ئورۇن ئۈچۈن بىر قېتىم سەجدە قىلىش لازىم.

24. ئەگەر بىر ئادەم ئۇلاغنىڭ ئۈستىدە ناماز ئوقۇپ كېتىپ بېرىپ سەجدە ئايىتىنى قايتا ـ قايتا ئوقۇغان بولسا، ھەممىسى ئۈچۈن بىرلا قېتىم سەجدە قىلسا يېتەرلىك بولىدۇ چۈنكى نامازدا بىر نەچچە ئورۇن بىر ئورۇن ھېسابىدا ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.

25. ئەگەر بىر ئادەم نامازدا سەجدە ئايىتى ئوقۇغان ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن قىلىنىدىغان سەجدىنى نامازنىڭ سەجدىسى بىلەن بىللە قىلماي ئايرىم قىلغان بولسا، سەجدىدىن تۇرۇپ بىر ئىككى ئايەت ئوقۇماستىن نامازنىڭ سەجدىسىنى قىلىش مەكرۇھتۇر.

26. ئايەت ئاۋازسىز ئوقۇلىدىغان نامازلاردا ئىمامنىڭ سەجدە ئايىتىنى ئوقۇشى مەكرۇھتۇر.

27. مەيلى نامازدا ئوقۇسۇن ياكى نامازنىڭ سىرتىدا ئوقۇسۇن سەجدە ئايىتى بار سۈرىنى ئوقۇپ سەجدە ئايىتى بار يەرگە كەلگەندە، ئۇنى ئوقۇماي تاشلاپ ئۆتۈپ كېتىش مەكرۇھتۇر. چۈنكى بۇنداق قىلغان ئادەم ياكى سەجدە قىلىشتىن باش تارتقان ئادەمگە ئوخشاپ قالغان بولىدۇ ياكى قۇرئاننىڭ بەزى قىسمىدىن يۈز ئۆرىگەن ئادەمگە ئوخشاپ قالغان بولىدۇ.

28. سەجدە ئايىتىنى ئوقۇغان ئادەمنىڭ يېنىدا تاھارەتسىز ئادەمگە ياكى سەجدە قىلىش تەس كېلىدىغان ئۆزرىلىك ئادەمگە ئوخشاش تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلىشقا تەييار ئەمەس ئادەم بولسا، ئايەت ئوقۇغۇچىنىڭ سەجدە ئايىتىنى ئىچىدە ئوقۇشى مۇستەھەپتۇر.

29. سەجدە ئايىتىنى ئوقۇغان ياكى ئۇنى ئاڭلىغان ئادەم شۇ چاغنىڭ ئۆزىدە سەجدە قىلىشقا مومكىن بولمىسا، ئامال بار بۇيرۇقتا بويسۇنۇش ئۈچۈن «سەمىئنا ۋە ئەتائنا غۇفرانەكە رەببەنا ۋە ئىلەيكەل مەسىر» دېيىشى مۇستەھەپتۇر. كېيىن سەجدە قىلىش مومكىن بولغان ۋاقىتتا تىلاۋەت

سەجدىسىنى قىلىدۇ.

30. بىرەر ئىش بىلەن مەشغۇل بولۇپ قېلىپ سەجدە ئايىتىنى ئاڭلىماي قالغان ئادەمگە تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلىش ۋاجىپ ئەمەس.

31. ئەگەر بىر ئادەم سەجدە ئايىتىنى مۇنبەرنىڭ ئۈستىدە تۇرۇپ ئوقۇپ تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلسا، مەسجىدنىڭ ئىچىدىكىلەردىن پەقەت سەجدە ئايىتىنى ئاڭلىغان ئادەملەرلا تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلىدۇ. مەسجىدنىڭ ئىچىدە بولسىمۇ ئەمما سەجدە ئايىتىنى ئاڭلىمىغان ئادەملەر تىلاۋەت سەجدىسىنى قىلمايدۇ.

32. ئەگەر ئىمام نامازدا سەجدە ئايىتىنى ئوقۇپ سەجدە قىلغان بولسا، ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلغانلارنىڭ ئىچىدىن ئايەتنى مەيلى ئاڭلىغانلار بولسۇن مەيلى ئاڭلىمىغانلار بولسۇن ئۇلارنىڭ ھەممىسىنىڭ ئىمام بىلەن بىللە سەجدە قىلىشى ۋاجىپتۇر.

## 439. سۇئال: تىلاۋەت سەجدىسىدە ئوقۇلىدىغان دۇئا

1-{سَجَدَ وَجْهِي لِلَّذِي خَلَقَهُ وَصَوَّرَهُ، وَشَقَّ سَمْعَهُ وَبَصَرَهُ تَبَارَكَ اللهُ أَحْسَنُ الْخَالِقِيْنَ}

«مېنىڭ يۈزۈم ئۇنى ياراتقان، چىرايلىق شەكىلگە كىرگۈزگەن ۋە كۆزۈم بىلەن قۇلىقىمنى ساغلام قىلغان زات ـ ئاللاھقا سەجدە قىلدى. ئەڭ ماھىر ياراتقۇچى ئاللاھ ھەممە جەھەتتىن ئەلۋەتتە ئۇلۇغدۇر»

2-{اَللَّهُمَّ اكتُبْ لِي بِهَا عِنْدَكَ أجْراً، وَضَعْ عَنِّي بِهَا وِزْراً وَاجْعَلْهَا لِي عِنْدَك ذُخْراً، وتَقَبَّلْهَا منِّي كَمَا تَقَبَّلْتَهَا مِنْ عَبْدِك دَاوُدَ}.

« ئى ئاللاھ! قىلغان بۇ سەجدەم ئارقىلىق ماڭا ساۋاب بەرگىن، گۇناھىمنى يوق قىلغىن، بۇ سەجدىنى مەن ئۈچۈن دەرگاھىڭدا ئەسقاتىدىغان ئىبادەتلىرىم قاتارىدا قىلغىن، خۇددى داۋۇد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبادەتلىرىنى قوبۇل قىلغاندەك مەندىن ئۇنى قوبۇل قىلغىن»

## 440. سۇئال: شۈكۈر سەجدىسى

شۈكۈر سەجدىسى ئىنسانغا بىرەر خۇشاللىق ياكى خۇش خەۋەر يەتسە ئاللاھقا ھەمدە ئېيتىش، رەھمەت ئېيتىش ئۈچۈن قىلىنىدىغان سەجدىدۇر. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سۈرە سادنى ئوقۇغاندا، سەجدە قىلىپ مۇنداق دېدى: داۋۇد ئەلەيھىسسالام بۇ (سۈرىدە زىكرى قىلىنغان) سەجدىنى تەۋبە ئۈچۈن قىلغانىدى، بىز ئۇنى شۈكۈر ئۈچۈن قىلىمىز. (نەسائى: 957)

ئەبۇ بەكرى سەقەفى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىرەر خۇشاللىق يەتسە ياكى خۇش خەۋەر بېرىلسە، ئاللاھقا شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن سەجدە قىلاتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2774)

## 441. سۇئال: جۈمە نامىزىنىڭ ھۆكمى

جۈمە نامىزى، شەھەرلەردە ياكى چوڭ كەنتلەردە ياشاۋاتقان ۋە ئۇنىڭغا كېلەلەيدىغان ئادەم ئۈچۈن پەرز بولغان بىر نامازدۇر. مۇساپىر ئادەمگە، ئايال كىشىگە، مەسجىدكە كېلەلمەيدىغان ئاجىز كېسەل كىشىگە، يۇرتنىڭ چەت ياقا جايلىرىدا ياشايدىغان كىشىگە ۋە مۇسۇلمان باشلىقى ۋە قازىسى يوق كىچىك كەنتلەردە ياشايدىغان ئادەملەرگە جۈمە نامىزى پەرز ئەمەستۇر. جۈمە

نامىزى پىشىندىن ئايرىم ۋە ئۇنىڭدىن كۈچلۈك بىر نامازدۇر. چۈنكى جۈمەنى ئوقۇمىغان ئادەم ھەققىدە پىشىننى ئوقۇمىغان ئادەم ھەققىدە كەلمىگەن ئېغىر تەھدىدلەر كەلدى. شۇنىڭ ئۈچۈن جۈمەنى ئوقۇمىغان ئادەم پىشىننى ئوقۇمىغان ئادەمگە قارىغاندا قاتتىق ئازابلىنىدۇ ۋە جۈمەنى ئوقۇغان ئادەمگە پىشىننى ئوقۇغان ئادەمگە قارىغاندا كۆپ ساۋاب بېرىلىدۇ.

## 442. سۇئال: جۈمە نامىزىنىڭ ھىكمىتى

جۈمە كۈنى ئىسلام دىنى ئىنتايىن ئەھمىيەت بەرگەن كۈنلەردىن بىرىدۇر. جۈمە كۈنى كۈنلەرنىڭ ئىچىدە ئەڭ پەزىلەتلىك كۈن بولغىنىدەك، ئەينى ۋاقىتتا مۇسۇلمانلارنىڭ ھەپتىلىك بايرام كۈنى بولۇپ، مۇسۇلمانلار ئۇ كۈندە ئاللاھنى زىكىر قىلىدۇ ۋە ئۇنى ئۇلۇغلايدۇ. ھېكمەت بىلەن ئورۇنلاشتۇرۇلغان بۇ پەرزنى ئادا قىلىش ئۈچۈن دۇنيا ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك ئىشلاردىن قول ئۈزگەن ھالدا ئاللاھنىڭ ئۆيلىرىدە جۇغلىشىدۇ ۋە ھەپتىدە بىر بولىدىغان بۇ چوڭ يىغىلىشتا خاتىپلەرنىڭ ۋەز ـ نەسىھەتلىرى بىلەن ئالىملارنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە قۇلاق سالىدۇ.

جۈمە نامىزىنىڭ خۇتبىلىرى جەمئىيەتنىڭ ھەپتىلىك مەسىلىلىرىنى كۆپچىلىككە تونۇشتۇرىدىغان دەرسلەردىن ئىبارەت بولۇپ، بۇ خۇتبە دىنلىرى بىلەن يېقىندىن مۇناسىۋەتلىك بولغان ئىززەت ۋە ھۆرمەتنى ساقلاپ قېلىشلىرى ئۈچۈن مۇسۇلمانلارنى ھاياتلىرىغا مۇناسىۋەتلىك ھەر ئىشنى ئىسلامنىڭ نۇرى ۋە يوليۇرۇقلىرىغا ئۇيغۇن قىلىشقا داۋاملىق ۋە يېڭىدىن چاقىرىپ تۇرىدىغان گۈزەل بىر ۋەسىلىدۇر. چۈنكى مۇسۇلمانلار تەقۋا ھەم دىندارلا بولىدىكەن ئۇلار ھۆرمەتكە سازاۋەر ۋە ئەزىز بولىدۇ.

## 443. سۇئال: جۈمە نامىزىنىڭ بۇيرۇلۇشى

جۈمە نامىزى قۇرئان كەرىمدە ئۈچۈق بايان قىلىنغان جانابى ئاللاھنىڭ پەرزلىرىدىن ھېكمەتلىك بىر پەرز بولۇپ، ئاللاھۇ سۇبھانەھۇ ۋە تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆئمىنلەر! جۈمە كۈنى جۈمە نامىزىغا ئەزان ئېيتىلسا، ئاللاھنى ياد ئېتىشكە (يەنى جۈمە خۇتبىسىنى ئاڭلاشقا ۋە جۈمە نامىزىنى ئادا قىلىشقا) ئالدىراپ بېرىڭلار، ئېلىم ـ سېتىمنى قويۇپ تۇرۇڭلار، ئەگەر بىلسەڭلار بۇ سىلەر ئۈچۈن ياخشىدۇر»، (جۈمە سۈرىسى 9 ـ 10 ـ ئايەتلەر).

جۈمە نامىزى بالاغەتكە يەتكەن، ئەركىن (ئازات)، مەھەللىسىدە ياشاۋاتقان مۇسۇلمان ئەرلەرگە ۋاجىب بىر ھەق بولۇپ، يېزىدا بولسىمۇ ئۆز مەھەللىسىدە ئولتۇرىۋاتقان مۇسۇلمانلار جامائىتىگە ۋاجىبتۇر.

## 444. سۇئال: جۈمە نامىزىنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئالغاندىن كېيىن، جۈمە نامىزىغا كېلىپ، خۇتبىنى ئىخلاس بىلەن تىڭشىسا، ئۇنىڭ شۇندىن كېيىنكى ئون كۈنلۈك گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. كىمكى خۇتبە ئوقۇلۇۋاتقاندا يەردىكى ئۇششاق تاشنى ئوينىسا، بۇ ساۋابتىن قۇرۇق قالىدۇ. (مۇسلىم: 857)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى جۈمە كۈنى غۇسلى قىلىپ، ئىمكانىنىڭ بېرىچە پاكىزلىنىپ، چاچ ـ ساقال ۋە بەدەنلىرىنى مايلاپ، ئۆيدىكى خۇشپۇراقلىق بۇيۇملارنى ئىشلىتىپ، ئاندىن مەسجىدكە كەلسە ۋە ئىككى ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدىن ئاتلاپ ئۆتمەستىن، قانچىلىك ناماز ئوقۇغۇسى كەلسە ئوقۇپ بولۇپ، ئىمامنىڭ خۇتبىسىگە شۈك ئولتۇرۇپ قۇلاق سالسا، ئۇ ئادەمنىڭ شۇ جۈمەدىن يەنە بىر جۈمە كۈنىگىچە بولغان ئارىلىقتىكى

گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (بۇخارى: 883)

### 445. سوئال: جۈمە نامىزى پەرز بولمايدىغان كىشىلەر

تارىق ئىبنى شىھاب پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: جامائەت بىلەن جۈمە نامىزى ئوقۇش تۆت تۈرلۈك كىشىدىن باشقا ھەر بىر مۇسۇلمانغا پەرز بولۇپ، بۇ تۆت تۈرلۈك ئادەم تۆۋەندىكىچە: قۇل، ئايال كىشى، كىچىك بالا ۋە كېسەل ئادەم. (ئەبۇ داۋۇد: 1067)

### 446. سوئال: جۈمە نامىزى ئوقۇمىغان ئادەمنىڭ ھۆكمى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بىپەرۋالىق قىلىپ جۈمە نامىزىنى ئۇدا ئۈچ قېتىم ئوقۇمىسا، الله ئۇنىڭ قەلبىنى پېچەتلىۋېتىدۇ. (تىرمىزى: 500)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر ۋە ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمالار ئۇنىڭغا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۆز مۇنبىرىدە تۇرۇپ مۇنداق دېگەنلىكىنى سۆزلەپ بەرگەن: بىر تۈركۈم كىشىلەر جۈمە نامىزىنى تەرك ئېتىشتىن ۋاز كەچسۇن. ئۇنداق قىلمىسا، الله ئۇلارنىڭ دىللىرىنى پېچەتلىۋېتىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلار ئەلۋەتتە غاپىللاردىن بولۇپ كېتىدۇ. (مۇسلىم865)

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جۈمە نامىزىغا كەلمەيدىغانلار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: بىرىڭلارنى جامائەتكە ئىمام قىلىپ قويۇپ، ئۆزۈم جۈمە نامىزىغا كەلمىگەنلەرنىڭ ئۆيلىرىگە ئوت قويۇۋەتكۈم كېلىدۇ. (مۇسلىم: 652)

### 447. سوئال: جۈمە نامىزى ئوقۇشنىڭ شەرتلىرى

1. جۈمە نامىزى ھاكىم رۇخسەت بەرگەندىن كېيىن ئوقۇلىدۇ. ھاكىمنىڭ مەسجىد سېلىشقا رۇخسەت بەرگەنلىكى، ئۇنىڭ جۈمە ئوقۇشقا رۇخسەت بەرگەنلىكىدۇر. ھاكىمدىن مەسجىد سېلىشقا رۇخسەت ئېلىپ بولغاندىن كىيىن جۈمە ئوقۇشقا قايتا رۇخسەت ئېلىش لازىم ئەمەس. ئەگەر ھاكىم جۈمە نامىزىنى بىر ئادەمنىڭ ئوقۇپ بېرىشىگە رۇخسەت قىلسا، ئۇ ئادەم جۈمە نامىزىنى ئوقۇپ بېرىش ئۈچۈن باشقا بىر كىشىگە رۇخسەت بېرەلەيدۇ. ئۇ كىشى يەنە باشقا بىر كىشىگە رۇخسەت بېرەلەيدۇ.

2. كاپىرلار بېسىۋالغان ئىسلام دۆلەتلىرى بولسا، كاپىرلارنىڭ بېسىۋېلىشى بىلەن كاپىر دۆلىتى بولۇپ قالماستىن يەنىلا ئىسلام دۆلىتى ھېساپلىنىدۇ. مەجبۇرى ياكى ئۆزلىگىدىن كاپىرلارغا بويسۇنغان مۇسۇلمان ۋالىيلارنىڭ ۋە قازىلارنىڭ ياكى كاپىرلار تەرىپىدىن تىكلەپ قويۇلغان ھەرقانداق مۇسۇلمان ۋالىينىڭ ئىمام بولۇپ كىشىلەرگە جۈمە نامىزىنى ۋە ھېيت نامازلىرىنى ئوقۇپ بېرىشى توغرىدۇر.

3. ئەگەر ۋالىيلار كاپىر بولسا، جۈمە نامىزىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئوقۇشى توغرا بولىدۇ.

4. جۈمە نامىزى پەقەت جامائەت بىلەنلا ئوقۇلىدۇ. جامائەت ئىمامدىن باشقا ئەڭ ئاز بولغاندا ئۈچ كىشى بولۇش لازىم. چۈنكى جۈمە نامىزىغا ئالدىراپ كېلىشكە بۇيرۇپ كەلگەن ئاللاھ تائالانىڭ «ئالدىراپ بېرىڭلار» دېگەن ئايىتى كۆپلىككە قىلىنغان بۇيرۇقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن جۈمەگە كەلگەن ئادەملەر ئىمام بىلەن قوشۇلۇپ كۆپچىلىكنى تەشكىل قىلىشى لازىم.

**448. سۇئال: جۇمە نامىزىنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى توغرىسىدا**

1. جۇمە نامىزى مۇسۇلمانلار جۇغلۇشۇپ، ئىمام خۇتبە ئوقۇپ ئۆلارغا ۋەز - نەسىھەت قىلىدىغان ۋە ئۇلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىدىغان ناماز بولۇپ مەسجىدلەردىن باشقا جايلاردا ئوقۇلمايدۇ.

2. جۇمە نامىزىنىڭ ۋاقتى بولسا پېشىن نامىزىنىڭ ۋاقتىدا ئوقۇلىدۇ. ئەمما كۈن ئېگىلىشتىن بۇرۇن ئوقۇلسىمۇ بولىدۇ دەيدىغانلارمۇ باردۇر. پېشىن نامىزىنىڭ ۋاقتى دەل جۇمە نامىزىنىڭ ۋاقتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن مەيلى ئادا بولسۇن مەيلى قازا بولسۇن جۇمە نامىزىنى پېشىننىڭ ۋاقتى كىرىشتىن ئىلگىرى ياكى ئۇنىڭ ۋاقتى چىقىپ كەتكەندىن كېيىن ئوقۇش توغرا بولمايدۇ.

3. جۇمە نامىزىنى قازا قىلىپ قويغان ئادەم پېشىننى ئوقۇيدۇ.

4. جۇمە نامىزىغا بارالماسلىقتا بىرەر ئۆزرىسى يوق ئادەمنىڭ جۇمەدىن ئىلگىرى پېشىن نامىزىنى ئوقۇشى هارامدۇر.

5. جۇمە نامىزىغا بارالماسلىقتا بىرەر ئۆزرىسى بار ئادەمنىڭ پېشىننى ئوقۇشنى تاكى ئىمام جۇمەنى ئوقۇپ بولغانغا قەدەر كېچىكتۈرۈشى مۇستەهەپتۇر.

6. خۇتبە ئوقۇيدىغان ئىمام مۇنبەرگە چىقىپ بولغاندىن كېيىن ئىمامنىڭ ئالدىدا تۇرۇپ ئەزان ئوقۇش سۈننەتتۇر.

7. ئىمام خۇتبە ئوقۇش ئۈچۈن مۇنبەرگە چىققاندىن باشلاپ تاكى جۇمەنى ئوقۇپ بولغىچە گەپ قىلىنمايدۇ ۋە ناماز ئوقۇلمايدۇ.

8. جۇمەنىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى تۆت رەكەت ۋە ئۇنىڭدىن كېيىن تۆت رەكەت سۈننەت ئوقۇش كۈچلۈك سۈننەتتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن تۆت رەكەت ناماز ئوقۇشنى تاشلىماي داۋاملىق قىلىشىدىن ۋە پېشىن بىلەن جۇمەنىڭ ئارىسىنى ئايرىمىغانلىقىدىن بۇ تۆت رەكەت نامازنى هەم پېشىندە هەم جۇمەدە ئوقۇشنىڭ سۈننەت ئىكەنلىكى چىقىدۇ.

9. جۇمە كۈنىدە مۇنچىغا كىرىپ غۇسلى قىلىش، ئاندىن پاك ۋە چىرايلىق پۇرايدىغان (ئەتىرگە ئوخشاش) خۇشپۇراق نەرسىلەرنى ئىشلىتىش ئەڭ گۈزەل ۋە پاك كىيىملەرنى كىيگەندىن كېيىن، ئېغىر بېسىقلىق ۋە سالماقلىق بىلەن مەسجىدكە بېرىش سۈننەتتۇر.

10. مەسجىدكە كىرىۋېتىپ: "ئى ئاللاھ بىزگە رەهمىتىڭنىڭ ئىشكىلىرىنى ئېچىۋەتكىن "دەيسىز. نامازنى كۈتۈش ئۈچۈن ئولتۇرۇشتىن بۇرۇن ئىككى رەكئەت "تەهىيەتۇل مەسجىد " (مەسجىدكە سالام بېرىش) نامىزى ئوقۇيسىز.

11. ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن ئولتۇرىسىز ۋە ئوقۇلغان قۇرئاننى تىڭشايسىز ۋە ئايەتلەرنىڭ مەنىلىرى هەققىدە پىكىر - تەپەككۇر قىلىسىز. ئەگەر قۇرئان ئوقۇيدىغا كىشى بولمىسا پىكىر - تەپەككۇ قىلغان ۋە ياكى ئىچىڭىزدە ئاللاهنى ياد قىلغان هالدا ئەدەپ بىلەن ئولتۇرۇڭ، نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەندە مۇئەززىن ئەزان ئوقۇيدۇ ۋە قۇرئان ئوقۇۋاتقان بولسا ئۇ تۈگەيدۇ. ناماز ئوقۇماقچى بولۇپ كەلگەن مۇسۇلمانلارمۇ ئورۇنلىرىدىن تۇرۇپ خاتىپ مۇنبەرگە چىقىشتىن بۇرۇن ئىككى ۋە ياكى تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇيدۇ. هەر قانداق ئەهۋالدا نەپلى ناماز ئوقۇش ياخشىدۇ. رەسۇلۇللاھ ئەلەيهىسسالام ئانچە ۋە ياكى مانچە رەكئەت دېمەستىن جۇمە كۈنلۈكتە نەپلى ناماز ئوقۇشقا قىزىقتۇراتتى.

12. ئالىملارمۇ، ئىمام خۇتبىگە چىقمىغانلار بولسا، جۈمەنىڭ پەرزىدىن ئىلگىرى نەپلى ناماز ئوقۇشقا بولىدىغانلىقىنى ئېيتىدۇ. ئەمما ئىمام خۇتبىگە چىققاندىن كېيىن ھېچقانداق ناماز ئوقۇغىلى بولمىغىنىدەك، سۆز قىلغىلىمۇ بولمايدۇ.

بۇ نەپلى نامازدىن كېيىن خاتىپنىڭ مۇنبەرگە چىقىۋاتقانلىقىنى، شۇنىڭ بىلەن بىرگە مۇئەززىنىنىڭ ئەزان ئېيتىۋاتقانلىقىنى كۆرىسىز، بۇ ۋاقىتتا سىزمۇ مۇئەززىنگە ئەگىشىپ ئەزاننى ئۇنىڭ بىلەن بىرلىكتە تەكرارلىغاندىن كېيىن پۈتۈن دىققىتىڭىز بىلەن خۇتبىنى تىڭشاڭ. خۇتبە ئوقۇلىۋاتقاندا سۆز قىلىش ھارام بولۇپ، يېنىڭىزدا ئولتۇرغان كىشى سۆز قىلىۋاتقان بولسا، ئۇنىڭغا «سۆز قىلماڭ» دېسىڭىزمۇ قالايمىقان گەپ قىلغان بولۇپ قالىسىز، قالايمىقان گەپ قىلغۇچىلارنىڭ بولسا جۈمە نامىزى مەقبۇل بولمايدۇ.

13.خاتىپ خۇتبە ئارىسىدا بىر ئولتۇرۇش بىلەن ئوقۇيدىغان ئىككى خۇتبىنى تۈگىتىپ بولغاندىن كېيىن مۇنبەردىن چۈشىدۇ، ئاندىن تەكبىر ئوقۇلىدۇ. ئىمام كىشىلەرگە جۈمە نامىزىنىڭ ئىككى رەكئەت پەرزىنى ئوقۇپ بېرىدۇ. ئىنسانلار بولسا ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلىدۇ، يەنى جۈمە نامىزىنىڭ پەرزى جامائەت بىلەن ئوقۇلغان بامدات نامىزىنىڭ پەرزىگە پۈتۈنلەي ئوخشايدۇ. لېكىن بىرلا ئوخشىمايدىغان يېرى بامدات نامىزىدا، بامداتنىڭ پەرزىگە نىيەت قىلىسىز، ئەمما بۇ نامازدا بولسا جۈمە نامىزىنىڭ پەرزىگە نىيەت قىلىسىز.

14. جۈمەنىڭ ئىككى رەكئەت پەرزى ئوقۇلۇپ بولغاندىن كېيىن ئىمام سالام بېرىدۇ، ئۇنىڭغا ئىقتىدا قىلىپ ناماز ئوقۇغۇچىلار بولسا ئۇنىڭ ئارقىسىدىنلا سالام بېرىدۇ. پەرز سالام بىلەن تۈگىگەندىن كېيىن خالىسىڭىز مەسجىدتە، خالىسىڭىز ئۆيىڭىزگە قايتىپ جۈمەنىڭ كېينكى تۆت رەكەت سۈننىتىنى ئوقۇيسىز. مانا بۇ سۈننەت بىلەن جۈمە نامىزى، ئۇنىڭ سۈننەتلىرى ۋە ئەدەپ ئەركانلىرى ئاخىرلاشقان بولىدۇ.

15. جۈمە نامىزىنى ئوقۇش پەرز بولغان ئادەمنىڭ جۈمە كۈنى كۈن ئىگىلگەندىن كېيىن جۈمە نامىزىنى ئوقۇماي شەھەردىن چىقىشى مەكرۇھتۇر.

16. جۈمە كۈنى سۈرە كەھفنى ئوقۇش ئەۋزەلدۇر.

### 449. سوئال:خۇتبىنى تىڭشاشنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئالغاندىن كېيىن، جۈمە نامىزىغا كېلىپ، خۇتبىنى ئىخلاس بىلەن تىڭشىسا، ئۇنىڭ شۇندىن كېيىنكى ئون كۈنلۈك گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. كىمكى خۇتبە ئوقۇلىۋاتقاندا يەردىكى ئۇششاق تاشنى ئوينىسا، بۇ ساۋابتىن قۇرۇق قالىدۇ. (مۇسلىم: 857)

### 450. سوئال:ھېيت نامازلىرىنىڭ يولغا قويۇلۇشى

ئىككى ھېيت نامىزى ھىجرىيەنىڭ بىرىنچى يىلى يولغا قويۇلغان بولۇپ ئۇ نامازنىڭ بىرى روزىنى ئاچىدىغان كۈندە يەنە بىرى قۇربانلىق قىلىدىغان كۈندە يولغا قويۇلدى. ئۇ ئىككى كۈننىڭ بىرى شەۋۋال ئېيىنىڭ بىرىنچى كۈنى دۇر يەنە بىرى زۇلھەججى ئېيىنىڭ ئوننىچى كۈندۇر. جۈمە نامىزىنى ئوقۇش پەرز بولغان ئادەمگە ئىككى ھېيت نامىزىنى ئوقۇش ۋاجىپتۇر.

### 451. سوئال:ھېيت نامازلىرىنىڭ ۋاقتى

ئەگەر ھېيت نامازلىرى جۈمە كۈنگە توغرا كېلىپ قالسا، ھېيت نامىزىمۇ جۈمە نامىزىمۇ ئوقۇلىدۇ ھېيت نامىزىنى ئوقۇش بىلەن جۈمە نامىزىنى ئوقۇش ئەمەلدىن قالمايدۇ. ئىككى ھېيت

نامىزى چاشكا نامىزىنىڭ ۋاقتىدا ئوقۇلىدۇ. ئىككى ھېيت نامىزىنىڭ ۋاقتى كۈن ئۇپۇقتىن نەيزە بويى كۆتىرىلىپ ئاقىرىشقا باشلىغاندىن تارتىپ تاكى كۈن ئېگىلگەنگە قەدەر داۋام قىلىدۇ. ھېچقانداق ئۆزرە بولماي تۇرۇپ نامازنى ئوقۇشنى ئىككىنچى كۈنگە كېچىكتۈرۈش توغرا ئەمەستۇر. ئەمما قۇربان ھېيت نامىزىنى ئوقۇشنى بىرەر ئۆزرە سەۋەبى بىلەن ئۈچ كۈنگە قەدەر كېچىكتۈرۈشكە بولىدۇ.

## 452. سۇئال:ھېيت نامازلىرىنىڭ ئوقۇلۇش شەكلى

ئىككى ھېيت نامىزىمۇ جۈمە نامىزىغا ئوخشاش ئىككى رەكەت بولۇپ جامائەت بىلەن ئوقۇلىدۇ لىكىن، ئىككى ھېيت نامىزىغا ئەزان ۋە تەكبىر ئوقۇلمايدۇ.

ئىككى ھيىت نامىزى- رۇزى ھېيت نامىزى ۋە قۇربان ھېيت نامىزى بولۇپ ئىككىلىسى ئىمام قىرائەتنى ئۈنلۈك ئوقۇيدىغان ئىككى رەكئەت نامازدۇر. بۇ نامازلاردا ئەزان بىلەن تەكبىر ئېيتىلمىغىنىدەك، پەرزدىن بۇرۇن ياكى كېيىن ھېچقانداق بىر ناماز ئوقۇلمايدۇ.

## 453. سۇئال: رۇزا ھېيت نامىزىنىڭ ئوقۇلۇشى

مۇسۇلمانلار مۇبارەك رامىزان ئېيىدا پەرز بولغان رۇزىنى تۇتۇپ ئادا قىلغاندىن كېيىن ئۈچ كۈن داۋام قىلىدىغان ”رۇزا ھېيت “مۇناسىۋىتى بىلەن بىر يەرگە جەم بولۇپ، بۇ ھېيت - بايرامنى جانابى ئاللاھ ئۈچۈن خالىسانە ناماز ئوقۇش، دۇئا قىلىش ۋە ئۈنىگغا ھەمدۇ سانا ئېيتقان ھالدا قارشى ئالىدۇ.

مۇسۇلمانلار شەۋۋال ئېيىنىڭ بىرىنچى كۈنى بامدات نامىزىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن (ئەگەر يېتىشەلمىگەن بولسا ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن) غۇسلى قىلىپ، چىرايلىق كېيىنىپ، خۇشپۇراق ئىشلىتىپ، بىردانە خورما بىلەن بولسىمۇ ئېپتار قىلغاندىن كېيىن مەسجىدكە چىقىشى لازىم، بۇلارنىڭ ھەممىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ رۇزى ھېيتتا قىلغان ئىشلىرىدۇر.

ھېيت كېچىسىدىن باشلاپ تەكبىر ئېيتىشقا باشلىنىدۇ، مۇسۇلمانلار ھېچقانداق ناماز ئوقۇماستىن مەسجىدكە كېلىپ، كۈن چىققۇچىلىك ئوقۇلىۋاتقان قۇرئان كەرىمنى تىڭشايدۇ. كۈن چىقىپ تەخمىنەن 20 مىنۇتتىن كېيىن يەنى كۈن ئۇچۇق كۆرىنىدىغان بولغاندا ھېيت نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئىمام ئىنسانلارغا ھېيت نامىزىنى ئوقۇپ بېرىش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرىدۇ. ئىنسانلارمۇ سەپكە تېزىلىپ، سەپلىرىنى راۋرۇس قىلغاندىن كېين ئىمام تەكبىر تەھرىمە ئېيتىدۇ. ئىنسانلارمۇ ئىمامغا ئەگىشىپ تەكبىر ئېيتقاندىن كېيىن ھەممە بىرلىكتە نامازغا باشلاش دۇئاسىنى (يەنى سانا) ئاخىرىغىچە ئىچىدە ئوقۇيدۇ.

ئاندىن ئىمام تەكبىر تەھرىمگە ئوخشاش 6 قېتىم تەكبىر ئېيتىدۇ، جامائەتمۇ ئىمامغا ئەگىشىپ تەكبىر ئېيتىدۇ، ھەم ئىمام ھەمدە جامائەت ھەر تەكبىر بىلەن بىرلىكتە قوللىرىنى قولاقلىرىنىڭ ئۇدۇلىغىچە كۆتىرىدۇ ۋە ھەممە كىشى بىر تەكبىر بىلەن يەنە بىر تەكبىر ئارىلىقىدا مەخپى ھالدا تۆۋەندىكىلەرنى ئوقۇيدۇ: (سۇبھان ئاللاھ، ئەلھەمدۇلىللاھ، ۋەلا ئىلاھە ئىللەللا ئاللاھۇ ئەكبەر) تەكبىر تەھرىمنى قوشقاندا بۇ ئالتە تەكبىر بىلەن يەتتە قېتىم تەكبىر ئېيتىلغان بولۇپ، بۇلارنىڭ ھەممىسى قىرائەتتىن بۇرۇن ئېيتىلىدىغان تەكبىرلەردۇر.

ئاندىن ئىمام جەھرەن سۈرە پاتىھەنى ئوقۇغاندىن كېيىن يەنە بىر سۈرە ئوقۇيدۇ. ئاندىن باشقا نامازلاردىكىگە ئوخشاش رۇكۇ سەجدە قىلىدۇ، ئاندىن ئىككىنچى رەكئەتنى ئوقۇش ئۈچۈن ئورنىدىن تۇرۇپ قىرائەتتىن بۇرۇن 5 قېتىم تەكبىر ئېيتىدۇ ۋە بۇ تەكبىرلەرنى ئېيتقاندا بىر تەكبىر

بىلەن يەنە بىر تەكبىر ئارىسىدا (سۇبھان ئاللاھ، ئەلھەمدۇلىللاھ، ۋەلا ئىلاھە ئىللەللا ئاللاھۇ ئەكبەر) دەيدۇ. تەكبىردىن كېيىن سۈرە پاتىھەنى ئوقۇيدۇ، ئاندىن يەنە بىر سۈرە ئوقۇيدۇ، ئاندىن رۇكۇ ۋە سەجدە قىلغاندىن كېيىن تەشەھھۇدقا ئولتۇرىدۇ ۋە ئەتتەھىيياتۇنى دۇرۇتلار بىلەن بىرلىكتە ئوقۇغاندىن كېيىن سالام بىلەن نامازدىن چىقىدۇ. سالام بەرگەندىن كېيىن ئىمام تۆۋەندىكىدەك تەكبىر ئېيتىدۇ، جامائەتمۇ ئىمام بىلەن بىرلىكتە تەكبىر ئېيتىدۇ: الله أكبر، الله أكبر، الله أكبر، الله أكبر، لاإله إلا الله والله أكبر، الله أكبر ولله الحمد. بۇ تەكبىرلەر بىلەن ناماز ئاخىرلىشىدۇ، ئاندىن كېيىن خاتىپ ھېيت ـ بايرام خۇتبىسىنى ئوقۇش ئۈچۈن مىنبەرگە چىقىدۇ. بۇ خۇتبە ئۇلۇغ ھېيتنىڭ ئەھمىيتى، بىر ـ بىرگە نەسىھەت، كەڭ قورساق بولۇش، بىر ـ بىرىنى زىيارەت قىلىش، بىر ـ بىرگە ياردەم قىلىش، ياخشىلىق قىلىش ۋە بۇ ياخشىلىقنى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن قىلىش، رەھىم ـ شەپقەتلىك ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش ئىتتىپاقسىزلىق، ئىككى يۈزلۈك، ئاللاھنىڭ ئەمرىگە بويسۇنماسلىق ۋە ئۇنىڭغا ئاسىيلىق قىلىشقا ئوخشاش ئىشلاردىن چەكلەيدىغان ھېيتتا ۋە داۋاملىق مۇسۇلمانلارنىڭ دىققەت قىلىشى لازىم بولغان ئىسلام دىنى چاقىرغان ۋە مۇسۇلمانلارنى ئۆزلىرىنىڭ ئەخلاقىدا ئۇلارنى ئۆزلەشتۈرۈش ۋە ئەدەپ ئەركانلىرىغا رىئايە قىلىش تەشۋىق قىلغان مۇھىم مەزمۇنلاردا سۆز قىلىدۇ.

خۇتبىدىن كېيىن خاتىپ مۇنبەردىن چۈشۈپ، مۇسۇلمانلار بىلەن قول ئېلىشىپ كۆرىشىدۇ ۋە مۇسۇلمانلارمۇ ئۇنىڭ بىلەن قول ئېلىشىپ كۆرىشىش ئارقىلىق بىر ـ بىرىنىڭ ھېيت ـ بايرىمىنى تەبرىكلىشىدۇ ۋە خۇشاللىقىنى ئىزھار قىلىشىدۇ.

## 454. سۇئال: قۇربان ھېيت نامىزىنىڭ ئوقۇلۇشى

قۇربان ھېيت نامىزى تەكبىرلىرى، قىرائىتى ۋە شەكلى جەھەتتىن تامامەن روزى ھېيت نامىزىغا ئوخشايدۇ، پەقەت بىرلا ئوخشىمايدىغان تەرىپى نىيەت قىلىشتا بولۇپ، روزى ھېيت نامىزىدا روزا ھېيت نامىزىغا، قۇربان ھېيت نامىزىدا بولسا قۇربان ھېيت نامىزىغا نىيەت قىلىسىز.

يەنە بىر ئوخشىمايدىغان تەرىپى روزا ھېيتتا ئۆيىڭىزدىن چىقىپ مەسجىدكە بىرىپ بولغۇچە ئارىلىقتا تەكبىر ئېيتمىسىڭىزمۇ بولىدۇ. لېكىن قۇربان ھېيتتا بولسا ئۆيىڭىز بولسا ئۆيىڭىزدىن چىققاندىن تارتىپ مەسجىدكە بېرىپ بولغۇچىلىك تەكبىر ئېتىشىڭىز سۈننەتتۇر.

## 455. سۇئال: ھېيت نامىزىدا تەكبىر ئېيتىش مەسىلىسى

روزا ھېيتتا مەيلى ئۆيلەردە بولايلى، مەيلى يوللاردا ۋە ياكى بازاردا، مەيلى كېچىدە بولسۇن ياكى كۈندۈزدە، مەيلى ئىنسانلار تىقمى ـ تىقمان بولغان يەرلەردە مەيلى ئۆز مەھەللىمىزدە بولايلى، مەيلى مۇساپىر، مەيلى ئەر ۋە ياكى ئايال ئومۇمەن كىم بولىشىدىن قەتئىينەزەر روزا ھېيت كېچىسى كۈن چىققاندىن تارتىپ ئىمام نامازغا باشلىغۇچىلىك تەكبىر ئېتىشى كېرەك.

قۇربان ھېتتا تەكبىر ئېتىش مەسىلىسىگە كەلسەك، بۇ توغرىدا جانابى ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «سانىلىق كۈنلەردە (يەنى تەشرىق كۈنلىرىدە) ئاللاھنى ياد ئېتىڭلارر، (يەنى نامازلىرىڭلارنىڭ ئاخىرىدا تەكبىر ئېيتىڭلار)». (بەقەر سۈرىسى 203 ـ ئايەت).

بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرىدە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: سانىلىق كۈنلەردىن مەقسەت، تەشرىق كۈنلىرىدۇر. ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بولسا، بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرىدە مۇنداق دەيدۇ: "ئۇ ساناقلىق كۈنلەردىن مەقسەد، ئەرەفە كۈنى ئەتتىگىنىدىن

مىنادا تۇرىدىغان كۆنلەرنىڭ ئاخىرىغىچىلىكتۇر.“

قۇربان ھېيتنىڭ ھارپا كۈنىدىن باشلاپ تاكى زۇلھەججىنىڭ 13- كۈنىنىڭ ئەسىر نامىزىغىچە ھەر پەرىز نامازنىڭ كەينىدىن تەكبىر ئېيتىش ھەر بىر بالاغەتكە يەتكەن كىشىگە ۋاجىپتۇر.

## 456. سۇئال: ئىككى ھېيت كۈنلىرى قىلىش سۈننەت بولغان ئىشلار

1) روزا ھېيت كۈنلىرى نامازغا چىقىشتىن ئىلگىرى تاتلىق بىر نەرسە يېيىش سۈننەتتۇر.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم روزا ھېيت كۈنى بىر قانچە تال خورما يېمەي تۇرۇپ نامازغا چىقمايتتى. خورمىلارنىڭ سانى تاق بولاتتى. (بۇخارى: 953)

2) ئۇ كۈندە يەنە يۇيۇنۇش، مىسۋاك قىلىش، خۇشبۇي نەرسىلەرنى ئىشلىتىش، چىرايلىق كىيىملەرنى كىيىش، يولدا تەكبىر ئېيتىش، خۇشچىراي بولۇش سۈننەتتۇر.

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ھېيت نامىزىغا پىيادە چىقىش ۋە چىقىشتىن بۇرۇن بىر نەرسە يېيىش سۈننەت. (تىرمىزى: 530)

3) نامازغا بېرىشتا بىر يولدىن قايتىشتا بىر يولدىن مېڭىش سۈننەتتۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھېيت نامىزىغا بىر يولدىن چىقىپ، باشقا يول بىلەن قايتاتتى. (تىرمىزى: 541)

4) روزا ھېيت كۈندە بىر نەرسە يېيىش بولسا نامازغا بېرىشتىن بۇرۇن ، قۇربان ھېيت كۈندە بولسا نامازدىن كېيىن بولىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى بۇرەيدە دادىسى بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم روزا ھېيت كۈنى بىر نەرسە يېمەي تۇرۇپ نامازغا چىقمايتتى. قۇربان ھېيت كۈنى بولسا، نامازدىن قايتمىغۇچە بىر نەرسە يېمەيتتى. (تىرمىزى: 542)

## 457. سۇئال: تەراۋىھ نامىزى ئوقۇشنىڭ دەلىلى

تەراۋىھ نامىزى رامىزان ئېيىدا ئوقۇلىدىغان 20 رەكەت نامازدۇر. بۇنىڭ دەلىلى تۆۋەندىكى ھەدىستۇر.

مالىك يەزىد ئىبنى رۇماندىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىدا كىشىلەر (تەراۋىھ نامىزىنى) يىگىرمە ئۈچ رەكئەت ئوقۇيتتى. (مالىك: 254)

رامىزان ئېيىنىڭ كېچىلىرىدە بىر ئاي تەراۋىھ نامىزى ئوقۇش كۈچلۈك سۈننەتتۇر. رامىزان كېچىلىرى ئوقۇلىدىغان نامازدا، ھەر تۆت رەكەتتىن كېيىن كىشىلەرنىڭ راھەت ئېلىۋېلىشى ئۈچۈن بىردەم ئولتۇرۇش مۇستەھەپ بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇ ناماز تەراۋىھ نامىزى يەنى راھەتلىنىش نامىزى دەپ ئاتالدى. تەراۋىھ نامىزى رامىزان ئايلىرىدا خۇپتەن بىلەن ۋىتىر نامىزىنىڭ ئارلىقىدا ئوقۇلىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامىزان كېچىسىدە (نەفلە نامازغا) تۇرۇشقا كەسكىن بۇيرىماستىن، رىغبەتلەندۈرۈپ مۇنداق دەيتتى: كىمكى رامىزان كېچىسى اللەنىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلغان ھالدا (نامازغا) تۇرسا، ئۇنىڭ بۇرۇنقى گۇناھلىرى كەچۈرۈلۈم قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋاپات بولغاندا، تەراۋىھنى ئوقۇش ئىشى مۇشۇنداق (تەرغىب قىلىنىپ ئايرىم - ئايرىم

ئوقۇلىدىغان) شەكلىدە ئىدى. ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرى ۋە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دەۋرىنىڭ دەسلەپكى يىللىرىمۇ مۇشۇنداق بولغان. (مۇسلىم: 759)

## 458. سۇئال: تەراۋىه نامىزىنىڭ ئوقۇلۇشى

تەراۋىه نامىزىنى مەسجىدتە جامائەت بىلەن ئوقۇش ئەڭ ياخشىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن تەراۋىه نامىزىنى ئۆزى يالغۇز ئوقۇش ياخشى ئەمەستۇر. چۈنكى تەراۋىه نامىزىنى يالغۇز ئوقۇغان ئادەم، ئالىملارنىڭ تەراۋىه نامىزىنى مەسجىدتە جامائەت بىلەن ئوقۇشنىڭ سۈننەت ئىكەنلىكىگە بىرلىككە كەلگەن قارىشىغا زىت ئىش قىلغان ھېسابلىنىدۇ. تەراۋىه نامىزى جامائەت بىلەن ئوقۇلغىنىدەك ئالاھىدە ياكى ئۆزۈرلۈك ئەھۋالدا ئۆز ئالدىغا ئايرىممۇ ئوقۇلىدۇ.

تەراۋىه نامىزى 20 رەكەتتۇر. ھەر ئىككى رەكەتتە بىر قېتىم سالام بېرىلىپ 20 رەكەت ناماز ئون قېتىم سالام بېرىلىش بىلەن ئوقۇپ تاماملىنىدۇ. تەراۋىه نامىزىنى ئىككى رەكەتتە بىر سالام بىرىپ ، تۆت رەكەتتە بىر سالام بىرىپمۇ ئوقۇش مۇمكىن. ئىككى رەكەتتىن ئوقۇلغان تەراۋىه نامىزى بامدات نامىزىنىڭ سۈننىتىگە ، تۆت رەكەتلىكى بولسا پېشىن نامىزىنىڭ سۈننىتىگە ئوخشاش ئوقۇلىدۇ. ئىككى رەكەتتىن ئوقۇش ئەۋزەل دېيىلىدۇ.

تەراۋىه نامىزىغا ئىمام بولغۇچى ئايەتنى ئارقىسىدىكى ناماز ئوقۇغۇچىلارنى قاچۇرۇۋەتمىگىدەك شەكىلدە ئوقۇيدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىمام ئارقىسىدا ناماز ئوقۇيدىغان ئادەملەرنىڭ ئەھۋاللىرىنى ياخشى بىلىشى لازىم. ئەگەر ئارقىسىدا ناماز ئوقۇيدىغانلارغا ئېغىر كېلىپ قالمايدىغان بولسا، ھەر بىر رەكەتتە ئون ئايەت ئوقۇش بەك ياخشىدۇر، چۈنكى ھەر رەكەتتە ئون ئايەت ئوقۇلغاندا بىر سۈننەت ئادا بولىدۇ. ئۇ سۈننەت بولسىمۇ پۈتۈن رامىزان ئىچىدە تەراۋىه نامىزىدا قۇرئان كەرىمنى بىر قېتىم تۈگىتىشتۇر. تەراۋى نامىزدا قۇرئان كەرىمنى خەتمە قىلىش سۈننەتتۇر. تەراۋىه نامىزىنى يىنىكرەك ئوقۇش ياخشىدۇر. تەراۋىه نامىزىنىڭ ۋاقتى خۇپتەن نامىزىنىڭ ۋاقتىنىڭ كەينىدىن كېرىدۇ. چۈنكى بۇ، ئۇنى ئوقۇش خۇپتەن نامىزىنىڭ كەينىدىن يولغا قويۇلغان نەپلە نامازدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن تەراۋىه نامىزىنى خۇپتەن نامىزىنىڭ ئالدىدا ئوقۇش توغرا ئەمەس. شۇڭا ئۇ، خۇپتەن نامىزىغا ئەگەشتۈرۈلۈپ خۇپتەن نامىزىنىڭ كەينىدىن ئوقۇلىدۇ. ئۇنى خۇپتەندىن كېيىن ۋىتىر نامىزىدىن ئىلگىرى ئوقۇش ئەڭ ياخشىدۇر. تەراۋى نامىزىنى رامىزاندا ئوقۇيالمىغان ئادەمگە ئۇنىڭ قازاسى كەلمەيدۇ. تەراۋىه نامىزىنى كېچىنىڭ يېرىمىغىچە كېچىكتۈرۈش مۇستەھەبتۇر. ۋىتىر نامىزىنى تەراۋى نامىزىدىن بۇرۇن ئوقۇشمۇ جائىزدۇر.

## 459. سۇئال: جىنازە نامىزىنىڭ بۇيرۇلۇشى ۋە ھۆكمى

ئىسلام دىنى ئۆلگەندىمۇ، تىرىكلىكىدىمۇ ئىنسانلارنى قەدىرلەيدۇ. قاچانكى بىر مۇسۇلمان ۋاپات بولسا، دىنىمىز بىزنى ئۇنى يۇيۇپ - تاراشقا، خۇشپۇراق نەرسىلەر سۇرتۇشكە، كېپەنلەشكە، ئۇنىڭ نامىزىنى ئوقۇشقا، ئۇنى ئېلان قىلىشقا، دەپنە قىلىشقا ۋە ئۇنىڭغا دۇئا قىلىشقا بۇيرىدى.

جىنازە نامىزى پەرزى كۇفايە بولۇپ، بىر گۇرۇپ مۇسۇلمانلار ئوقۇسا باشقا مۇسۇلمانلارنىڭ گەردىنىدىن ساقىت بولىدۇ. بۇ ناماز مەييىت ئۈچۈن ئىچ ئاغرىتقانلىق ۋە ئۇنىڭغا ھۆرمەت قىلغانلىقتىن ئوقۇلىدۇ. جىنازە نامىزىنى چۈشۈرۈشنىڭ يولغا قويۇلغانلىقى بارلىق ئىسلام ئالىملىرى تەرىپىدىن بىرلىككە كەلگەن بىر مەسىلىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭ يولغا قويۇلغان بىر ئىش ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلغان ئادەم كاپىر ھېسابلىنىدۇ. جىنازە نامىزىنى چۈشۈرۈش بىر

مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلماننىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرىنىڭ بىرىدۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇئمىننىڭ مۇئمىنندە مۇنداق ئالتە تۈرلۈك ھەققى بار: ئاغرىپ قالسا يوقلايدۇ ؛ ۋاپات بولسا، نامىزىغا قاتنىشىدۇ ؛ (ئۆيىگە) چاقىرسا بارىدۇ؛ ئۇچرىسا سالام قىلىدۇ؛ چۈشكۈرسە تەشمىت ئېيتىدۇ (يەنى "يەرھەمۇكەللاھ " دەيدۇ)؛ مەيلى ئۇ بار ياكى يوق بولسۇن، (ھەمىشە) سەمىمىي مۇئامىلە قىلىدۇ. (نەسائى: 1938)

## 460. سۇئال: جىنازە نامىزىغا قاتناشقۇچىنىڭ شەرتى

خۇددى باشقا نامازلارغا ئوخشاش جىنازە نامىزىدىمۇ، ئۇنى ئوقۇماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئۇنى ئوقۇشقا قادىر بولالىشى، ئەقلى ھۇشى جايىدا بولۇشى، بالاغەتكە يەتكەن ۋە مۇسۇلمان بولۇشى شەرتتۇر. ئۇ شەرتلەرگە يەنە ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنىڭ ئۆلۈم خەۋىرىنى بىلىش شەرتى قوشۇلىدۇ.

## 461. سۇئال: چۈشۈرۈلگەن جىنازا نامىزىنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن ئۆلگەن ئادەمدە تېپىلىشى لازىم بولغان شەرتلەر

1. ئۆلگەن ئادەمنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى. شۇنىڭ ئۈچۈن كاپىرنىڭ نامىزى چۈشۈرۈلمەيدۇ. تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: (ئى مۇھەممەد!) سەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن ئۆلگەن ھېچبىر ئادەمنىڭ نامىزىنى چۈشۈرمىگىن، (دەپنە قىلىش، زىيارەت ياكى دۇئا ئۈچۈن) ئۇنىڭ قەبرىسى ئۈستىدىمۇ تۇرمىغىن، چۈنكى ئۇلار اللهنى ۋە اللهنىڭ پەيغەمبىرىنى ئىنكار قىلدى. ئۇلار پاسىق ھالىتى بىلەن ئۆلدى [سۈرە تەۋبە 84- ئايەت].

2. ئۆلگەن ئادەمنىڭ دەسلەپ تىرىك تۇغۇلۇپ ئاندىن ئۆلگەن بولۇشى كېرەك. ئۆزىنى ئۆلتۈرۋالغان ئادەمنىڭ نامىزى چۈشۈرۈلمەيدۇ.

جابىر ئىبنى سەمۇرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا ئۆزىنى پىچاقلاپ ئۆلتۈرىۋالغان بىرىنىڭ مېيىتى كەلتۈرۈلگەندى، ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈرمىدى. (مۇسلىم: 978)

3. ئۆلگەن ئادەمنىڭ يۇيۇش ئارقىلىق پاكىزلانغان كېپەنگە ئېلىنغان بولۇشى. ئەگەر ئۆلگەن بىر ئادەم يۇيۇلمايلا كۆمۈلۈپ ئۈستىگە تۇپا تاشلىنىپ بولغان بولسا، ئۇنى چىقىرىپ يۇيۇپ ئۆلتۈرماستىنلا ئۇنىڭ قەبرىسىگە ناماز ئوقۇلىدۇ. ئەمما تېخى ئۇنىڭ ئۈستىگە تۇپا تاشلىنىپ بولۇنمىغان بولسا، ئۇ قەبرىدىن چىقىرىلىپ يۇيۇلىدۇ ۋە نامىزى چۈشۈرۈلىدۇ.

4. ئۆلۈكنىڭ كېپەنلىكىنىڭ پاكىز بولۇشى شەرتتۇر. ئەگەر كېپەن ئۆلۈكنى يۇيۇپ ئوراپ بولۇنغاندىن كېيىن ئۆلۈكتىن چىققان نەرسە بىلەن پاسكىنا بولۇپ قالغان بولسا، بۇ ھالەتتە كېپەننى يۇيۇپ پاكىزلاش شەرت ئەمەستۇر.

5. ئۆلۈكنىڭ ئۇياتلىق يېرىنى يېپىش ۋە ئۇنىڭغا كېپەن كەيدۈرۈش. كېپەن كەيدۈرۈش پەرزدۇر.

6. ئۆلگەن كىشىنىڭ ھەممە ئەزالىرى ياكى ئۇنىڭ كۆپ قىسمى نامازنى چۈشۈرمەكچى بولغانلارنىڭ ئالدىغا كەلتۈرۈلىشى لازىم. ئالدىدا يوق ئادەمگە ناماز ئوقۇش توغرا بولمايدۇ.

7. مېيىتنىڭ قىبلە تەرەپتە جامائەت ئالدىدا ھازىر قىلىنىشى.

8. مېيىتنىڭ قاتناش قوراللىرى ياكى كىشىلەرنىڭ مۈرىسىدە بولماسلىقى، بەلكى يەرگە

قويۇلىشى شەرتتۇر.

9. نىيەت قىلىش. يەنى نامازنى ئاللاھ تائالا ئۈچۈن ، دۇئانى ئۆلۈك ئۈچۈن ، دەپ نىيەت قىلىش لازىم.

## 462. سۇئال: جىنازا نامىزىنىڭ ئوقۇلۇش شەكلى

مېيىتنىڭ جىنازىسى قىبلە تەرەپكە قويۇلغاندىن كېيىن، ئەگەر ۋاپات قىلغۇچى ئەركىشى بولسا، ئىمام ئۇنىڭ بېشى بىلەن تاغاق سۆڭىكىنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرىدۇ، ئايال كىشى بولسا جىنازىنىڭ قاپ ئوتتۇرىسىدا تۇرىدۇ، جامائەت بولسا ئىمامنىڭ ئوڭ، سول ۋە ئارقا تەرىپىدە ئورۇن ئالغاندىن كېيىن ئىمام ھەر تەكبىردە قولنى كۆتۈرگەن ھالدا تۆت قېتىم تەكبىر ئېيتىدۇ، جامائەتمۇ ئۇنىڭ بىلەن بىرگە تەكبىر ئېيتىدۇ.

بىرىنچى تەكبىردە، ئىمام ۋە جامائەت " سبحانك اللهم و بحمدك..." "نى ئاخىرىغىچە، سۈرە پاتىھەنى ۋە يەنە بىر سۈرىنى مەخپىي ئوقۇيدۇ.

ئىككىنچى تەكبىر: بۇ تەكبىردە ھەممە كىشى (اللهم صَلِّ عَلى) ۋە (اللهم بارك على) دۇرۇتلىرىنى ئوقۇيدۇ.

ئۈچىنچى تەكبىر: بۇ تەكبىردە تۆۋەندىكى دۇئا ئوقۇلىدۇ: { اَللَّهُمَّ اغْفِرِ لِحَيِّنَا وَمَيِّتِنَا، وشَاهِدِنَا وغَائِبِنَا، وصَغِيْرِنَا وَكَبِيْرِنَا، وذَكَرِنَا وأُنْثَانَا، اَللَّهُمَّ مَنْ أَحْيَيْتَهُ مِنَّا فَأَحْيِهِ عَلَى اْلإسْلامِ ، وَمَنْ تَوَفَّيْتَهُ مِنَّا فَتَوفِّهِ عَلَى اْلإِيْمَانِ } (ئى ئاللاھ! بىزنىڭ تىرىكلىرىمىزنى، ئۆلگەنلىرىمىزنى، بۇ يەردە بولغانلارنى ۋە بۇلالمىغانلارنى، كىچىكلىرىمىزنى ۋە چوڭلىرىمىزنى، ئەرلىرىمىزنى ۋە ئاياللىرىمىزنى كەچۈرگىن، ئى ئاللاھ! ئارىمىزدىن بىراۋغا ھاياتلىق بەرمەكچى بولساڭ ئۇنى ئىسلامغا ئۇيغۇن ياشاتقىن، يەنە ئارىمىزدىن بىراۋنىڭ جېنىنى ئالماقچى بولساڭ، ئۇنى ئىمان بىلەن كەتكىلى نىسىپ قىلغىن).

تۆتىنچى تەكبىر: نامازغا ھازىر بولغانلار بۇ تەكبىردە مۇنۇ دۇئا بىلەن دۇئا قىلىدۇ: «ئى ئاللاھ! بىزنى ئۇنىڭ ئەجرىدىن مەھرۇم قىلمىغىن، ئۇنىڭدىن (ئايرىلغاندىن) كېيىن بىزنى ئازدۇرمىغىن ۋە ھەم بىزنىڭ ھەمدە ئۇنىڭ (گۇناھلىرىنى) كەچۈرگىن».

ئاندىن كېيىن ئىمام جىنازە نامىزىنى« السلام عليكم ورحمة الله » دەپ ئىككى تەرەپكە سالام بېرىش بىلەن تۈگىتىدۇ.

## 463. سۇئال: مېيىت نامىزىدا ئوقۇلىدىغان دۇئا

{ اَللَّهُمَّ اغْفِرْ لَهُ وَارْحَمْهُ وَعَافِهِ. وَاعْفُ عَنْهُ. وَأَكْرِمْ نُزُلَهُ. وَوَسِّعْ مُدْخَلَهُ. وَاغْسِلْهُ بِالْمَاءِ وَالثَّلْجِ وَالْبَرَدِ، وَنَقِّهِ مِنَ الْخَطَايَا كَمَا نَقَّيْتَ الثَّوْبَ الأَبْيَضَ مِنَ الدَّنَسِ. وَأَبْدِلْهُ دَاراً خَيْراً مِنْ دَارِهِ. وَأَهْلاً خَيْراً مِنْ أَهْلِهِ وَزَوْجاً خَيْراً مِنْ زَوْجِهِ. وَأَدْخِلْهُ الْجَنَّةَ وَأَعِذْهُ مِنْ عَذَابِ الْقَبْرِ وَمِنْ عَذَابِ النَّارِ}.

«ئى ئاللاھ! ئۇنىڭغا مەغپىرەت قىلغىن، ئۇنىڭغا رەھىم قىلغىن، ئۇنىڭغا ئامانلىق ئاتا قىلغىن، ئۇنى كەچۈرگىن، ئۇنىڭ قاراگاھىنى ياخشى قىلغىن، قەبرىسىنى كەڭ قىلغىن، ئاق كىيىمنى كىرلەردىن پاكلىغىنىڭدەك، ئۇنى سۇ، قار ۋە مۇز بىلەن يۇيۇپ، خاتالىقلىرىدىن پاكلىغىن. ئۇنىڭغا دۇنيادىكى ئۆيىدىن ياخشىراق قارارگاھ، ئائىلىسىدىن ياخشىراق ئائىلە ۋە جۈرىسىدىن ياخشىراق جۈرە ئاتا قىلغىن. ئۇنى جەننەتكە كىرگۈزگىن، ئۇنى قەبرە ۋە دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن». [مۇسلىم رىۋايىتى].

### 464. سۇئال: كىچىك بالىنىڭ نامىزىنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى

ۋاپات قىلغۇچى كىچىك بالا بولسا، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا دۇئا قىلىش سۈننەتتۇر. جىنازە نامىزى ئوقۇغان كىشى ئۈچىنچى تەكبىردە دۇئا قىلىپ بولغاندىن كېيىن، (ئى ئاللاھ! ئۇنى ئاتا ـ ئانىسى ئۈچۈن زاپاس ئەجىر، كۆپ ئەجىر ۋەسىلىسى ۋە شاپائەتچى قىلغىن، ئى ئاللاھ! ئۇنىڭ بىلەن ئاتا ـ ئانىسىنىڭ ياخشىلىقىنى ئېغىر قىلغىن، ئۇلارنىڭ ئەجرىنى چوڭ قىلغىن ۋە ئۇنى سالىھ مۆئمىنلەرگە قوشقىن، ئۇنى ئۆز شەپقىتىڭ بىلەن دوزاخنىڭ ئازابىدىن ساقلىغىن).

ئانىنىڭ قۇرسىقىدىكى 4 ئايلىقتا يەتكەن بوۋاق چۈشۈپ كەتسە، ئىسىم قويۇلۇپ يۇيۇپ تارىلىپ ناماز ئوقۇلىدۇ. ئەمما تۆت ئايلىقتىن بۇرۇن چۈشۈپ كەتكەن بولسا ئۇ تېخى بىر پارچە گۆش بولغانلىقى ئۈچۈن يۇيۇلمايدۇ ھەم نامازمۇ ئوقۇلمايدۇ.

### 465. سۇئال: غايىبتىكى كىشىلەرنىڭ نامىزىنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى

ئۆزى بولمىغان يەنى غايىپ كىشىلەرگە جىنازە نامىزى ئوقۇش جائىز بولۇپ، رەسۇلۇللاھ ئەلەيھىسسالام نەجاشى ئۆلۈپ كەتكەندە، يوق يېرىدە جىنازە نامىزى ئوقۇغان ۋە شۇندىن بۇيان بۇ سۈننەت بولغان. ئەمما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىدا بولمىغان نەجاشىنىڭ نامىزىنى ئوقۇشى پەيغەمبەرئەلەيھىسسالامغىلا خاس بىر ئىشتۇر، باشقا ئادەملەرنىڭ مېيىتى ناماز ئوقۇلغان ئورۇندا بولۇشى كېرەك دەپ قارايدىغانلارمۇ بار.

بىركىشىنىڭ غايىپتا نامىزىنى ئوقۇش جائىز بولغىنىدەك، بىر جامائەتنىڭ جىنازە نامىزىنى ئوقۇشمۇ جائىزدۇر. مەسىلەن، بىر يەدە بىر گۇرۇپ مۇسۇلمان شەھىد قىلىنغان بولسا، مۇسۇلمانلارنىڭ غايىپتىن ئۇنىڭ جىنازە نامىزىنى ئوقۇشى لازىم.

مېيىت نامىزىغا ۋە جىنازىنى چىقىرىشقا كېلىدىغانلارنىڭ سانى كۆپ بولۇشى ئۈچۈن ۋاپات بولۇپ كەتكەن ئادەمنىڭ ئۆلۈپ كەتكەنلىكىنى ھەممە تەرەپلەرگە خەۋەر قىلىش مۇستەھەپتۇر.

### 466. سۇئال: مېيىتنى يۇيۇشتىن بۇرۇن قىلىدىغان ئىشلار

ھەربىر مۇسۇلمانىغا ئۆلۈم كېلىدىغانلىقى ئۈچۈن ياخشى ئەمەللەرنى كۆپ قىلىش ۋە ئىسلام تەرىپىدىن چەكلەنگەن ئىشلاردىن نېرى بولۇشتەك ئىبادەتلەرنى ئالاھىدە كۆڭۈل قويۇپ قىلىش ئارقىلىق بەخىت ئىزدىشى لازىم. قاچانكى بىر مۇسۇلمان ۋاپات بولسا ئۇنىڭ قېشىدىكى كىشىلەرنىڭ ئۇرۇنداشقا تېگىشلىك بىرنەچچە تۈرلۈك ئىشلىرى بار:

1ـ مېيىتنىڭ كۆزنى يۇمدۇرىشى لازىم، چۈنكى رەسۇلۇللاھ ئەبۇ سەلەمەنىڭ كۆزنى يۇمدۇرغان. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۆلۈكلىرىڭلارنىڭ يۈزىنى يۆگەپ قويۇڭلار، يەھۇدىيلارغا ئوخشىشىپ قالماڭلار! (ئەلكەبىر)

2ـ مېيىتنىڭ قۇرسقى كۆپۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن قۇرساقىنىڭ ئۈستىدە بىرنەرسە قويۇشى كېرەك.

3ـ مېيىتنىڭ پۈتۈن بەدىنىنى يۆگەپ قويۇشى لازىم.

4ـ مېيىتنىڭ يۇيۇپ تاراش ئىشلىرىنى تېزلىتىشى ۋە جىنازا نامىزىنى تېزراق ئوقۇپ تېز دەپنە قىلىشى كېرەك.

5ـ رەسۇلۇللاھ ئۇھۇت كۈنىدە ۋاپات بولغانلارنى يوتكىمەستىن ۋاپات بولغان ئورۇندا دەپنە قىلىشقا بۇرىغانلىقى ئۈچۈن مېيىت قەيەردە ۋاپات بولسا شۇ يەردە دەپنە قىلىشلىرى كېرەك.

6ـ مېيىتقا خۇشبۇي نەرسىلەرنى چېچىپ قويۇش ياخشىدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر مېيىتقا خۇشبۇي نەرسە چاچساڭلار، ئۈچ قېتىم چېچىڭلار! (ئەھمەد: 14131 ؛ بەززار)

### 467. سۇئال: سەكەراتتا چۈشكەن ئادەم ئۈچۈن قىلىدىغان ئىشلار

بىراۋنىڭ سەكەراتتا چۈشكەنلىكى ئۇنىڭ پۇتلىرىنىڭ بوشىشىپ سوزۇلىشى، پۇتىنىڭ مۇزلىشى، دىمىقىنىڭ قىسىلىپ گەپ ـ سۆزىنىڭ تىترىشى ۋە ئىككى چېكىسىنىڭ قورۇلۇپ قېلىشىدىن بىلىنىدۇ. سەكەراتتا چۈشكەن كىشى ئۈچۈن قىلىنىدىغان ئىشلار مۇنۇلار :

1 ) سەكەراتتا چۈشكەن كىشىنى ئوڭ يېنىغا ياتقۇزۇش ۋە قىبلىگە قارىتىش.

2) سەكەراتتا چۈشكەن كىشىنگە« لااله الاالله محمد رسول ا لله » ( ئاللاھتىن باشقا ئىلاھىي مەبۇد يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەرھەق ئەلچىسىدۇر) دېگەن شاھادەت كەلىمىسىنى تەلقىن قىلىش ( يەنى ئۆگىتىش، ئېيتقۇزۇش.)

### 468. سۇئال: مېيىتنى دەپنە قىلىشتىن ئاۋۋال قىلىشقا تېگىشلىك مۇھىم ئىشلار

1) مېيىتنى يۇيۇپ كېپەنلەش.

2) ئۇنىڭ قەرزلىرى بولسا تۆلەش.

3) ۋەسىيەتلىرى بولسا ئورۇنلاش.

### 469. سۇئال: مېيىتنى يۇيۇشتا بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر

مېيىتنى يۇيۇش ئۇنى كېپەنلىككە ئېلىش ۋە ئۇنىڭغا جىنازا نامىزى ئوقۇش ۋە ئۇنى دەپنە قىلىش قاتارلىق ئىشلار پەرىز (كۇفايە) دۇر. دېمەك يۇقارقى ئىشلارغا مۇسۇلمانلارنىڭ بىر قىسمى ھازىر بولسا بەزى سەۋەپلەر بىلەن قاتنىشالمىغان مۇسۇلمانلاردىن گۇناھ ساقىت بولىدۇ.

1. مېيىتنى يۇيۇشقا ئادەملەر ئىچىدىن شۇ مېيىتنىڭ ھايات ۋاقتىدا ۋەسىيەت قىلغان ئادىمى ئەڭ لايىقدۇر. ئۇنداق بولمىسا يېقىن تۇققانلېرىدىن بىرەرى يۇيۇشى كېرەك. يۇقارقى قائىدە ئەر ئايالغا ئومۇمدۇر.

2. ۋاپات بولغۇچى ئايال بولسا ئۆز ئېرى يۇيۇپ تارىسا بولىدۇ. ئوخشاشلا ۋاپات بولغۇچى ئەر بولسا ئايالى يۇسا ھەم بولىدۇ. چۈنكى خەلىپە ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزنى يۇيۇشنى ئايالىغا ۋەسىيەت قىلغان.

3. ۋاپات بولغۇچى يەتتە ياشتىن تۆۋەن بولسا (ئوغۇل ياكى قىز بولسۇن) يۇغۇچى ئەر ياكى ئايال بولسۇن بۇلاۋېرىدۇ.

4. قاچان بىر ئەر ۋاپات بولۇپ ئۇ كىشى ۋاپات بولغان ئورۇندا ئاياللارلا بولۇپ ئەر بولمىسا ياكى ۋاپات بولغۇچى ئايال بولۇپ ئۇ يەردە ئايال بولمىسا ئۇ چاغدا ئۇ مېيىتنى يۇماستىن تەيەممۇم قىلدۇرلىدۇ. (قېشىدىكىلەردىن بىرى قولىنى تۇپراققا ئۇرۇپ مېيىتنىڭ يۈزىنى سىلايدۇ ئىككى ئالقىنىنى ھەم سىلايدۇ.)

5. مۇسۇلمان كىشىگە كافىرنىڭ مېيىتىنى يۇيۇش ۋە ئۇنىڭغا جىنازا نامىزى ئوقۇش ۋە ئۇنىڭ دەپنە ئىشلىرىغا قاتنىششى ھارامدۇر.

6. مېيىتنى سوغاق سۇ بىلەن يۇيۇش ياخشىدۇر.

7. ئەگەر مېيىت يۇغۇچى مېيىتنىڭ بەدىنىدىكى كىرنىڭ كۆپلۈكى سەۋەبىدىن ئىسسىق سۇغا مۇھتاج بولسا كىرنى پاكىزلاش ئۈچۈن سوپۇن ئىشلەتسە بولىدۇ. لېكىن مېيىتنىڭ بەدىنىنى قاتتىق

ئۆۋۈلمايدۇ.

## 470. سۇئال: مېيتنىڭ قانداق يۇيۇلىدىغانلىقى

1. مېيتنى يۇيۇدىغان چاغدا ئۇنىڭ ئەۋرىتىنى يۆگەپ قالغان كىيىملىرىنى سالدۇرۇۋېتىش سۈننەت.

2. ئۇنىڭ بېشىنى ئولتۇرغىلى تەمشىلگەندەك كۆتۈرۈپ قورسىقىدىكى ئەزىيەتلەرنى چىقىرۋېتىش ئۈچۈن قورسقى يەڭگىل سىقىلىدۇ.

3. مېيت يۇغۇچى قولىغا يۇمشاق رەخت يۆگەپ ياكى فەلەي كىيىپ ۋافات بولغۇچى يەتتە ياشتىن يۇقۇرى بولسا ئۇنىڭ ئەۋرىتىگە قارىماستىن ئەۋرىتىنى يۇيدۇ.

4. شۇنىڭدىن كېيىن بىسمىللاھ دەپ مېيتقا نامازنىڭ تاھارىتىگە ئوخشاش تاھارەت ئالدۇرىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ئېغىزىغا ۋە بۇرنىغا سۇ كىرگۈزۈلمەيدۇ بەلكى مېيت يۇغۇچى ئۆزىنىڭ ئىككى بارمىقىنى يۇمشاق رەخت بىلەن ئوراپ مېيتنىڭ ئىككى لىۋىنىڭ ئارىسىغا كىرگۈزۈپ چىشلىرىنى پاكىزلايدۇ ۋە بۇرنىغا كىرگۈزۈپ ئۇنىمۇ ھەم پاكىزلايدۇ.

5. سىدىردىن سۇغا بىرئازچىلاپ ئۇنىڭ ماغزىپى بىلەن مېيتنىڭ بېشى ۋە ساقىلىنى يۇيۇش مۇستەھەبدۇر. (سىدىر تۆپىلاردىن تېپىلىدۇ)

6. ئالدى تەرەپدىن ئوڭ يانىنى يۇيىدۇ ۋە ئارقا تەرەپدىنمۇ ئوڭ يېنىنى يۇيىدۇ سول تەرەپنىمۇ شۇ قائىدە بويىچە يۇيدۇ. شۇ ئۇسۇل بويىچە ئۈچ قېتىم تەكرار يۇيىلىدۇ. ھەرقېتىمدىن كېيىن مېيت يۇغۇچى مەيتنىڭ تاھارەت ئورۇنلىرىنى تەكشۈرۈپ بىرەرنەرسە چىققان بولسا ئۇنى پاكىزلايدۇ. ئۈچ قېتىمدىن زىيادە يۇيۇش مېيت يۇغۇچىنىڭ ئىختىيارىدا ھاجەت تېپىلسا يەتتە قېتىمدىن ئارتۇق يۇسىمۇ بولىدۇ.

7. ئاخىرقى يۇيۇشتا كىشلەر ئارىسىدا تونۇشلۇق بولغان ئۇنىڭ قورىقىدىن ھاشارەتلەر قاچىدىغان (كافۇر) دېگەن دورىنى ئىشلىتىش سۈننەتتۇر.

8. مېيتنىڭ بۇرۇت تىرناقلىرى ئادەتتىكىدىن ئۆسۈك بولسا ئۇنى قىرقىش مۇستەھەبدۇر. ئەمما قولتۇق ۋە ئەۋرەتلىرنىڭ تۈكلىرى ئېلىنمايدۇ.

9. مېيت ئايال بولسا، ئۇنىڭ چېچى ئۈچ ئۆرۈم ئۆرۈلۈپ ئارقىسىغا قويۇتىلىدۇ.

10. مېيت كېپەنلىككە ئېلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسە چىقسا (پېشاپ سۈيدۈككە ئوخشاش) ئۇنى قايتا يۇيۇلمايدۇ.

## 471. سۇئال: كەفەنلىككە ئېلىش

مېيتنى كېپەنلەش ۋاجىب بولىدۇ. مېيتنى كېپەنلەشتە ئۇنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ كېپەنلىككە ئېلىنىدۇ. كېپەن- ئۆلگەن كىشنى يۇيۇپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا كىيگۈزىلىدىغان مەخسۇس ئۆلۈم كىيىمىدۇر.

1. ئەگەر مېيتنىڭ كېپەنلىككە يارىغۇدەك نەرسىسى بولمىسا باشقىلار تەييارلىسىمۇ بولىدۇ ئۇمۇ بولمىسا ئۆز كىيىمى بىلەن دەپنە قىلىنسىمۇ بولىدۇ.

2. ئەرنى ئۈچ قات، ئاق رەڭلىك كېپەنلىك ئىچىدە كېپەنلەش مۇستەھەپدۇر. ئۇ كېپەنلىكلەرگە مۇۋاپىق خۇشبۇي ئىشلىتىلگەندىن كېيىن بىر كارۋات ئۈستىگە بىر-بىرلەپ يېيىلدۇرلىدۇ. دېمەك كارۋات ئۈستىدە ئايرىم ئايرىم ئۈچ قات رەخ يېيىلغان بولىدۇ.

3. ئەر مېيتنىڭ كېپىنى « لىفافە » ۋە « قەمىس » ، « ئىزار » دىن ئىبارەت ئۈچ پارچىدىن

تەركىپ تاپىدۇ.  « ئىزار »  مېيىتنىڭ چوققىسىدىن تارتىپ ئىككى پۇتىغا يەتكىچىلىك ئۇزۇنلۇقتىكى ئىشتان دېمەكتۇر. « قەمىس » مېيىتنىڭ بويىنىدىن ئىككى پۇتىغا يەتكىچىلىك ئۇزۇنلۇقتىكى كۆڭلەك دېمەكتۇر.  « لىفافە » مېيىتنىڭ بېشى بىلەن ئىككى پۇتىنى تولۇق يۆگەپ تۈرگىچىلىك مىقداردا ئۇزۇن ۋە كەڭ يۆگەنچە دېمەكتۇر.

ئەر مېيىتنى كېپەنلەشتە ئالدى بىلەن « لىفافە » يېيىپ سېلىنىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭ ئۇستىگە ئىزار سېلىنىدۇ. ئاندىن ئۇنىڭغا « قەمىس » كىيگۈزۈلىدۇ، ئاندىن ئاستىغا سېلىنغان « ئىزار » بىلەن يۆگىلىدۇ. يۆگەش مېيىتنىڭ سول يېنىدىن باشلىنىپ ئوڭ يېنىدا ئاخىرلىشىدۇ. ئاندىن «لىفافە » بىلەن ئۇنىڭ بېشىنىڭ چوققىسىدىن باشلاپ ئىككى پۇتىنىڭ ئۇچلىرىغىچە تولۇق يۆگىلىدۇ. « لىفافە » مېيىتنىڭ باش تەرىپى بىلەن ئاياق تەرىپىدىن ئېشىپ تۇرىدۇ. جەسەدنىڭ ئېچىلىپ قېلىشىدىن قورقۇلسا كېپەننىڭ ئۇستىدىن باغلاپ قويسا بولىدۇ. مېيىتنىڭ بېشىغا سەللە ئوراش مەكرۇھ سانىلىدۇ.

4. ئايال مېيىتنىڭ كېپىنى بەش پارچىدىن تەركىب بولىدۇ. ئۇلار« لىفافە »، «خىرقە»، «ياغلىق» ، « قەمىس » ، « ئىزار » دىن ئىبارەتتۇر.

ئايال مېيىتقا كىيدۈرۈلىدىغان« ئىزار » بىلەن « قەمىس » ۋە ئايال مېيىتنى يۆرگەيدىغان « لىفافە » نىڭ ئۆلچىمى ئەر مېيىتنىڭ ئىزار، قەمىس ۋە « لىفافە » سىگە ئوخشاش بولىدۇ. « ياغلىق » ئايال مېيىتنىڭ يۈزى بىلەن بېشىنى يۆگەپ تۇرالايدىغان ئۆلچەمدىكى كەڭرەك ياغلىقتۇر. « خىرقە » ئايال مېيىتنىڭ ئىككى ئەمچىكىنىڭ يۇقىرىسىدىن كىندىكىنىڭ ئاستىغىچە بولغان ئورگىنىغا كىيدۈرۈلىدىغان ئۇزۇن ۋە كەڭرەك خالتىدۇر.

ئايال مېيىتنى كېپەنلەشتە، ئاۋۋال « لىفافە » سېلىنىدۇ، ئاندىن ئۇستىگە « ئىزار » سېلىنىدۇ. ئاندىن ئايال مىيىت بۇ ئىككىسىنىڭ ئۇستىگە  ياتقۇزىلىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا « قەمىس » كىيگۈزۈلىدۇ، ئاندىن بېشىغا« ياغلىق » تېڭىلىدۇ. ئاندىن« خىرقە »  كۆڭلىكىنىڭ ئۇستىدىن كۆكسىگە كىيگۈزۈلىدۇ، چېچى ئىككى بوغۇم قىلىپ ئۆرەلگەن هالدا كۆكسىگە( كۆڭلەك ئۇستىگە ) قويۇلىدۇ، ئاندىن « ئىزار » بىلەن يۆگىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۇستىدىن « لىفافە » بىلەن يۆگىلىدۇ.

5. شۇنىڭدىن كېيىن ئەڭ ئۇستىدىكى كېپەنلىكنىڭ بىرتەرىپى بىلەن مېيىتنىڭ ئوڭ تەرىپى يۆگىلىدۇ. ئىككىنجى قەدەمدە سول تەرىپى يۆگىلىدۇ. ئىككىنچى ۋە ئۇچىنچى كېپەنلىكمۇ ئاۋۋالقىغا ئوخشاشلا يۆگىلىدۇ.

6. مېيىتنىڭ كېپەنلىكىنى بىرئاز پۇختىراق قىلىمىز. مەسىلەن: ئاياغ تەرىپىدىن ئاشقان رەختنى باش تەرىپىگە قايتۇرۇپ چىگىلىدۇ.

7. مېيىت كىفەنلىككە ئىلىنغاندىن كېيىن ئۇمۇمەن يەتتە يەردىن چىگىلىدۇ. ئەگەر يەتتىدىن ئاز چىگىلسىمۇ بۇلىدۇ.

8. مېيىت ئورۇندا قۇيۇلغاندىن كىين چەككەن ئۇرۇنلار يىشۇتىلىدۇ.

9. ئەگەر پەرىز ياكى ئومۇر هەج قىلىۋاتقان بىر ئېهرام باغلىغۇچى شۇ هالدا ۋاپات بولسا ئۇنى باشتا ئېيتىلغان ئۇسۇل بۇيۇنچە يۇيۇپ تارىلىدۇ. لىكىن فۇراقلىق نەرسە ئىشلىتىلمەيدۇ.

10. ۋافات بولغۇچى ئەر بولسا ئۇنىڭ بېشى هەم يۆگەلمەيدۇ. چۈنكى رەسۇلۇللاھ ئېهرام هالىتىدە ۋافات بولغان بىركىشى توغىرسىدا ، ئۇنىڭغا خۇشبۇي ئىشلەتمەڭلار ۋە ئۇنىڭ بېشىنىمۇ يۆگىمەڭلار چۈنكى ئۇ قىيامەت كۈنى تەلبى ئېيتقان هالدا قوپىدۇ، دېگەن (مۇتتەفەقۇن ئەلەيهى).

11. مېيتنى يۇيۇشتا سۇ بولماسلىق ياكى باشقا سەۋەپتىن يۇيۇش قىيىن بولسا تيەممۇم قائىدىسى بويىنچە تيەممۇم قىلدۇرلىدۇ.

12.مېيتنى يۇغان كىشى مېيتنىڭ بەدىنىدە كۆرگەن ھەرقانداق نەرسىلەرنى مەخفى تۇتىشى لازىم.

## 472. سۇئال: جىنازىنى چىقرىش

1. جىنازىنى ئەرلەرنىڭ چىقرىشى ۋە ئۇلارنىڭ كۆتۈرۈشى سۈننەتتۇر.

2. ئاياللارنىڭ جىنازە بىلەن بىللە قەبرىگىچە بېرىشى هارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

3. جىنازىنى ئىچىدىكى ئۆلۈك سىلكىنىپ كەتمەيدىغان، ئۇنى كۆتىرىپ ماڭغان ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ماڭغان كىشىلەرگە جاپا مۇشەققەت بولۇپ قالمايدىغان دەرىجىدە تىزراق ئېلىپ مېڭىش مۇستەھەپتۇر.

4. نامازدىن كيين تۆت ئادەم جىنازىنى دوللىرىغا ئېلىپ تېز ئەمما سىلىق هالدا قەبرىستانلىققا ئېلىپ ماڭىدۇ. يول ئۈستىدە كىشىلەر جىنازىنىڭ قايسى تەرىپىدە ماڭسا هېچ كېرەك يوق.

5. جىنازا قۇيۇلۇشتىن بۇرۇن ئولتۇرۇشتىن ساقلىنىش لازىم.

6. جىنازىغا ئەگىشىپ ماڭغاندا ئۇنىڭ ئارقىسىدىن مېڭىش مۇستەھەپتۇر.

## 473. سۇئال: ئۆلۈكنى يەرلىكىدە قويۇش

1. ئۆلۈك ئادەم ئۆز بويىنىڭ يېرىمىغا ياكى مەيدىسىگە قەدەر كېلىدىغان چوڭقۇرلۇقتا كولانغان قەبرىدە قويۇلىدۇ. قەبرىنى ئادەم بويى چوڭقۇرلۇقتا كولاش تېخىمۇ ياخشىدۇر.

2. قەبرى، ئۇنىڭ ئۇزۇنلىقى ئۆلۈكنىڭ ئۇزۇنلىقىدەك ۋە كەڭلىكى ئۆلۈكنىڭ ئۇزۇنلىقىنىڭ يېرىمىدەك كەڭلىكتە قىلىپ كولىنىدۇ.

3. ئۆلۈكنىڭ قويۇلىشى ئۈچۈن قەبرىنىڭ بىر تەرىپىدىن ئىچ گۆر يەنى لەھەت ئېچىش سۈننەتتۇر.

4. ئەگەر يەر بوش يەر بولۇپ ئىچ گۆر ئېچىش مومكىن بولمىسا، ئىچ گۆر چىقارماي قەبرى كولاپلا قويىسمۇ بولىدۇ.

5. ئەگەر يەر نەم ياكى يۇمشاق بوش يەر بولسا، ئۆلۈكنى ساندۇقنىڭ ئىچىدە قويىسمۇ بولىدۇ. ئەگەر يەر ئۇنداق يەر بولمايدىغان بولسا، ئۆلۈكنى ساندۇقنىڭ ئىچىدە قويۇش مەكرۇھتۇر.

6. ئەگەر يەر نەم ياكى يۇمشاق بوش يەر بولۇپ ئۆلۈكنى ساندۇقنىڭ ئىچىدە قويۇشقا توغرا كەلسە، ساندۇققا بىر قات تۇپا يېيىپتىپ ئاندىن ئۆلۈكنى ئۇنىڭ ئىچىگە سېلىش لازىم.

7. كېمە ۋە پاراخۇتتا ئۆلۈپ قالغان ئادەم يۇيۇلىدۇ، كېپەنگە ئېلىنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ناماز ئوقۇلىدۇ.

8. ئەگەر قۇرۇقلۇق يىراق بولۇپ قۇرۇقلۇققا چىقىپ بولغىچە ئۇنىڭ جەسىدىنىڭ ئۆزگىرىپ كېتىش ئېھتىمالى بولسا، ئۇ دېڭىزغا تاشلىۋېتىلىدۇ.

9. مېيتنى قەبرىگە ئەكىرىشتە باش تەرىپى ئاۋال ئەكىرلىدۇ.

10. لەھەتتە قويغاندا ئوڭ تەرىپىنى باسۇرۇپ قىبلىگە يۈزلەندۇرلۇپ ياتقۇزلىدۇ.

11. لەھەت ئېغىزىنى بىرنەرسە بىلەن دالدا قىلىنغاندىن كيين قائىدە بويىچە تۇپا تاشلاپ كۆمتۇرلىدۇ.

12. قەبرىنىڭ بېشىدا قەبرىنىڭ كىمنىڭ ئىكەنلىكىنى تونۇش ئۈچۈن تاش قويۇپ قويۇش خاتا ئەمەستۇر.

13. ئۆلۈكنى يەرلىكىدە قويۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ بېشىدا تۇرۇپ ئۇنىڭ گۇناھىنىڭ كەچۈرۈلىشىنى تىلەپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىش لازىم. ئۇ ئەبەدىي قالىدىغان ئورنىغا يولغا سېلىنىۋاتقاندا قەبرىستانىغا بارغۇچىلارنىڭ مەييىتنىڭ گۇناھلىرىنىڭ كەچۈرۈم قىلىنىشى، ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا شەپقەت بىلەن مۇئامىلە قىلىشى، ئاللاھنىڭ ئۇنىڭدىن رازى بولۇشى ئۈچۈن ۋە ئاز ۋاقىتتىن كېيىن ئۇنىڭ يېنىغا كىرىپ ئۇنىڭ پەرۋەردىگارى، دىنى ۋە پەيغەمبىرى توغرىسىدا ئايرىم ـ ئايرىم سوئال سورايدىغان ئىككى پەرىشتىگە ياخشى جاۋاپ بىرەلىشى ئۈچۈن ناھايىتى كۆپ دۇئا قىلىشى كېرەك.

## 474. سۇئال:تەزىيە بىلدۈرۈش

1. ئەرلەرنىڭ ۋە بىرەر يامانلىققا يول ئېچىش ئېھتىمالى بولمىغان ئاياللارنىڭ، مۇسىبەت كەلگەن ئائىلىگە كېلىپ تەزىيە بىرىشى مۇستەھەپتۇر.

2. مۇسىبەت كەلگەن ئادەملەرنىڭ قوشنىلىرىنىڭ ۋە ئۇرۇغ تۇغقانلىرىنىڭ مۇسىبەت كەلگەن ئائىلىدىكىلەر ئۈچۈن تاماق تەييارلىشى لازىم. ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دادام جەئفەرنىڭ ئۆلۈم خەۋىرىنى ئاڭلاپ: جەئفەرنىڭ ئائىلىسىگە تاماق تەييارلاپ بېرىڭلار، ئۇلار مۇسىبەت بىلەن مەشغۇل دېدى. (تىرمىزى: 998)

3. مۇسىبەت كەلگەن كىشىلەرنىڭ تەزىيە ئۈچۈن كىلىدىغانلارنى كۈتۈپ ئۈچ كۈنگىچە ئولتۇرۇشى توغرا بولىدۇ. ئۈچ كۈندىن كېيىن يەنە تەزىيە ئۈچۈن كىلىدىغانلارنى كۈتۈپ ئولتۇرۇش مەكرۇھتۇر.

4. تەزىيە ئۈچۈن كىلىدىغانلارنى كۈتۈپ ئىشىكنىڭ ئالدىدا ئولتۇرۇشمۇ مەكرۇھتۇر. چۈنكى، ئۇنداق قىلىش ئىسلام كىلىشتىن ئىلگىركى ئەرەبلەرنىڭ ئادەتلىرىدىن قالغان ئىشتۇر. ئىسلام دىنى ئىسلام كىلىشتىن ئىلگىركى ئەرەبلەرنىڭ يامان ئادەتلىرىدىن چەكلىگەن، بەزى يەرلەردە بولىۋاتقان تەزىيە ئۈچۈن كىلىدىغانلارنى كۈتۈپ يوللاردا ئولتۇرۇش بولسا، ئەڭ يامان ئىشتۇر.

5. بەزى يەرلەردە ئەڭ كەڭ دائىردە تارقىلىپ كەتكەن بىدئەتنىڭ بىرى بولسا، مۇسىبەت كەلگەن ئائىلىنىڭ تەزىيە ئۈچۈن كەلگەنلەرگە تاماق تەييارلىشىدۇر. بۇ سۈننەتكە زىت بىر ئىشتۇر.

6. ئىسلام دىنى ئۆلۈپ كەتكەن كىشىگە ئۇن سېلىپ يىغلاشنى ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن ھەددىدىن ئارتۇق قايغۇرۇشنى قاتتىق هارام قىلىپ چەكلىدى.

7. نورمال يىغلاشقا ۋە قايغۇرۇشقا يول قويۇلدى.

## 475. سۇئال: تەزىيەدە ئوقۇلىدىغان دۇئا

1-{ إِنَّ لِلّهِ مَا أَخَذَ وَلَهُ مَا أَعْطَىٰ. وَكُلُّ شَيْءٍ عِنْدَهُ بِأَجَلٍ مُسَمًّى. فَلْتَصْبِرْ وَلْتَحْتَسِبْ}

« ئاللاھنىڭ ئالغان ۋە بەرگەنلىرىنىڭ ھەممىسى ئۆزىگە ئائىتتۇر. ھەر نەرسىنىڭ ئەجەلى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا بەلگىلەنگەندۇر. سەبىر قىلىڭ ۋە ئاللاھتىن ساۋاب ئۈمىت قىلىڭ». [بۇخارىي رىۋايىتى].

2-{عَظَّمَ اللهُ اَجْرَكَ} «ئاللاھ (بۇ مۇسىبەت يۈزىسىدىن)ئەجرىڭىزنى زىيادە قىلسۇن!» [ئىمام نەۋەۋىينىڭ «ئەلئەزكار» ناملىق كىتابىدىن].

## 476. سۇئال: مۇسىبەتتە ئوقۇلىدىغان دۇئا

{إِنَّا لِلَّهِ وَإِنَّا إِلَيْهِ رَاجِعونَ. اَللَّهُمَّ أْجُرْنِي فِي مُصِيبَتِي وَ اخْلُف لِي خَيْراً مِنْهاَ} « بىز ئاللاھنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىمىز، چوقۇم ئاللاھنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز. ئى ئاللاھ! بۇ مۇسىبىتىمدە ماڭا ئەجىر بەرگىن ۋە ماڭا قولدىن بەرگىنىمدىن ياخشىراقىنى بەرگىن» [مۇسلىم رىۋايىتى].

## 477. سۇئال: شېھىتنىڭ ھۆكۈملىرى

شېھىت بولسا ئورۇنسىز ئۆلتۈرۈلگەن بالاغەتكە يەتكەن مۇسۇلمان كىشىدۇر. مەسىلەن. ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا جىھاد قىلىپ جەڭ مەيدانىدا يارىلىنىپ يارلانغاندىن كېيىن بىر نەرسە يېمەستىن، ئىچمەستىن، داۋالانماستىن ۋە ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلۈش ۋە ئۇنى قوتقۇزۇش ئۈچۈن جەڭ مەيداندىن يۆتكەلمەستىن ئۆلۈپ كەتكەن كىشىگە ئوخشاش.

1. شېھىتنىڭ جەسىدى يۇيۇلمايدۇ چۈنكى، ئۇنىڭ ئۆلىشى ئۇنى پاكىزلىغۇچى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

2. شېھىتلەرگە جىنازە نامىزى ئوقۇلىدۇ. چۈنكى، ئۆلگەن كىشىگە ناماز ئوقۇش بولسا ئۆلارنى ھۆرمەتلەش ئۈچۈندۇر. شېھىتلەر ھۆرمەتلەشكە ئەڭ لايىق ئادەملەردۇر. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇھۇد ئۇرۇشىدا ئۇرۇشىدا شېھىت بولۇپ كەتكەنلەرگە ئۆلارنى يەرلىكىدە قويۇپ بولغاندىن كېيىن ناماز ئوقۇغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدى.

3. شېھىت يەرلىكىگە شېھىت قىلىنغاندا ئۈستىدە بار كىيىم بىلەن قويۇلىدۇ. لىكىن، ئۇنىڭدىن ساۋۇت، ئۆتۈك ۋە قۇرال ياراقىقا ئوخشاش كېپەنلىك قىلىشقا بولمايدىغان نەرسىلەر سالدۇرۇۋېتىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئۈستىدىكى كىيىم ئۆلگەن ئادەمگە ئىشلىتىش سۈننەت قىلىنغان كېپەنلىكنىڭ سانىغا يەتمىسە، ئۇنىڭغا كېپەنلىك قوشۇلۇپ شۇ سان تولۇقلىنىدۇ.

## 478. سۇئال: قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىش ھەققىدە

قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىش رۇخسەت قىلىنغان بىر ئىشتۇر. قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىشنى رۇخسەت قىلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن.

ئىبنى بۇرەيدە دادىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن سىلەرنى قەبرىستانلىقنى زىيارەت قىلىشتىن توسقان ئىدىم، ئەمدى زىيارەت قىلساڭلار بولىدۇ، چۈنكى قەبرە ئىنسانغا ئۆلۈمنى ئەسلىتىدۇ. (ئەھمەد: 1240)

1. قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىش ئەرلەر ۋە ئاياللار ئۈچۈن مۇستەھەپتۇر. لىكىن، ئەگەر ئاياللارنىڭ قەبرىلەرگە چىقىشى قايغۇ ھەسرەت ۋە يىغىنى قايتا يېڭىلايدىغان ئىش بولسا ياكى بىرەر پىتنە پاسادقا يول ئاچىدىغان ئىش بولسا، ئۆلارنىڭ زىيارەتكە چىقىشى چەكلىنىدۇ چۈنكى، پىتنە پاسادنىڭ ئالدىنى ئېلىش بىرەر پايدىنى قولغا كەلتۈرۈشتىن ياخشىدۇر.

2. قەبرىنى زىيارەت قىلىشنىڭ مۇئەييەن بىر ۋاقتى يوقتۇر.

3. قەبرىنى زىيارەت قىلغان كىشىنىڭ ئۆرە تۇرۇپ ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم دارا قەۋمىم مۇئمىنىن، ۋە ئىننا ئىن شائاللاھۇ بىكۇم لاھىقۇن( ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم ئى مۇئمىنلەر دىيارى، بىزمۇ چوقۇم ئاللاھ خالىسا سىلەرگە قوشۇلىمىز.) دېيىش ۋە ئۆلارنىڭ گۇناھلىرىنىڭ كەچۈرۈلىشىنى تىلەپ

دۇئا قىلىش قەبرىنى زىيارەت قىلىشنىڭ ئەدەبلىرىنىڭ بىرىدۇر.

### 479. سۇئال: قەبرىلەرنى زىيارەت قىلغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا

{السَّلاَمُ عَلَىٰ أَهْلِ الدِّيَارِ مِنَ الْمُؤْمِنِيْنَ وَالْمُسْلِمِيْنَ وَيَرْحَمُ اللَّهُ الْمُسْتَقْدِمِيْنَ مِنَّا وَالْمُسْتَأْخِرِيْنَ. وَإِنَّا إِنْ شَاءَ اللَّهُ، بِكُمْ لَلاَحِقُون اَسْاَلُ اللهَ لَنَا وَلَكُمْ الْعَافِيَةَ }

« ئاللاھنىڭ ئامانلىقى بۇ جايدا ياتقان مۆئمىن مۇسۇلمانلارغا بولسۇن. بىزدىن بۇرۇن ۋاپات بولغانلار ۋە ھايات قالغانلارنىڭ ھەممىسىگە ئاللاھ رەھىم قىلغاي. بىزمۇ خۇدا خالىغان ۋاقىتتا ئەلبەتتە سىلەرگە قوشۇلىمىز. ئاللاھ تائالادىن بىزگە ۋە سىلەرگە ئامانلىق تىلەيمەن» [مۇسلىم رىۋايىتى].

## سەككىزىنچى باپ. نەپلە نامازلار

### 480. سۇئال: نەپلە نامازنىڭ يولغا قويۇلىشى

نەپلە نامازلار بەندىلەرگە رەھمەت (ۋەسىلىسى) ۋە ئۇلارنىڭ جەننەتتىكى ئالىي دەرىجىلەرگە يېتىشى ئۈچۈن بىر تۈرتكە بولۇشى، پەرز نامازلاردا كەمچىلىكلەر بولۇپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ ئورنىغا ھېسابلىنىشى ئۈچۈن، يەنە نامازدا باشقا ئىبادەتلەردە تېپىلمايدىغان دەرىجىدە ئۈستۈن پەزىلەت بولغانلىقى ئۈچۈن يولغا قويۇلغان.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېدى: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان ئىدىم: قىيامەت كۈنى بەندىنىڭ ئەمەللىرىدىن بىرىنچى بولۇپ سورىلىدىغىنى نامازدۇر. ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ نامىزى كامىل بولغان بولسا قۇتۇلىدۇ ۋە نىجات تاپىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، پۇشايمان قىلىدۇ ۋە زىيان تارتىدۇ. ئەگەر پەرزدىن بىر نەرسە كېمىيىپ قالسا، الله تائالا: بەندەمنىڭ نەپلە ئىبادىتىگە قاراپ بېقىڭلار! دەيدۇ. ئۇ بەندىنىڭ نەپلە ئىبادىتى بولسا، ئۇنىڭ بىلەن پەرزدىن كېمىيىپ قالغان يەرلىرى تولۇقلىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، بەندىنىڭ قالغان ئەمەللىرىنىڭ سۈرۈشتۈرمىسىمۇ مۇشۇ رەۋىش بويىچە داۋاملىشىدۇ. (تىرمىزى: 413)

### 481. سۇئال: نەپلە ئىبادەتلەرنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا مۇنداق دېدى: كىمكى مېنىڭ دوستۇمنى دۈشمەن تۇتسا، مەن ئۇنىڭغا ئۇرۇش ئېلان قىلىمەن. بەندەم ماڭا پەرزلەرنى قىلىشتىنمۇ ياخشىراق بىر ئىشنى قىلىش بىلەن يېقىنلىشالمايدۇ. بەندەم ماڭا نەپلە ئىبادەت بىلەنمۇ مەن ئۇنى دوست تۇتقانغا قەدەر داۋاملىق يېقىنلىشىدۇ. قاچانكى مەن ئۇنى دوست تۇتسام، مەن ئۇنىڭ ئاڭلايدىغان قۇلىقى، كۆرىدىغان كۆزى، تۇتىدىغان قولى، ماڭىدىغان پۇتى بولىمەن. مەندىن نېمىنى سورىسا، شۇنى بېرىمەن. ماڭا سېغىنسا، ئۆز پاناھىمدا ساقلايمەن. مەن مۇئمىنىنىڭ جېنىنى ئېلىشتىن باشقا ھېچبىر ئىشتا تەرەددۇت قىلمايمەن. مۇئمىن بەندەم ئۆلۈمنى ياخشى كۆرمەيدۇ، مەن بولسام، ئۇنىڭ خاپىلىقلىرىنى ياخشى كۆرمەيمەن. (بۇخارى: 6502)

### 482. سۇئال: نەپلە ناماز ۋە ئۇنىڭ تۈرى

پەرزگە ۋە ۋىتىرغا ئوخشاش ۋاجىپ نامازلاردىن باشقا نامازلار نەپلە ناماز، دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ نەپلە نامازلار ئىككى قىسمغا بۆلۈنىدۇ.

بىرىنچى قىسمى، سابىت سۈننەتلەر. بۇ، پەرز نامازلار بىلەن بىللە ئوقۇلىدىغان سۈننەت نامازلاردۇر. بۇ، تەكىتلەنگەن سۈننەت دەپمۇ ئاتىلىدۇ. يەنى ئادەتتىكى باشقا نەپلە نامازلارغا قارىغاندا كۈچلۈكرەك تەلەپ قىلىنغان نامازلاردۇر. بۇ سۈننەتلەر ئۇلارنى داۋاملىق تۇردە ئۆزرىسىز ئوقۇمىغان ئادەمنىڭ گۇناھكار بولۇشىدا ۋە ئۇ ئادەمنى پاسىقلىققا ھۆكۈم قىلىشتا ۋاجىپ ئەمەلنى قىلمىغاندەك گۇناھكار ھېساپلاشقا بولىدۇ. بۇلار بەش ۋاخ نامازدا ئوقۇلىدىغان 12 رىكەت سۈننەت بولۇپ بۇ توغرىدا يۇقىردا بايان قىلىندى.

ئىككىنچى قىسمى، سابىت ئەمەس سۈننەتلەر، يەنى نەپلە نامازلاردۇر.

بۇ نامازلار، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەزىدە ئوقۇغان ياكى باشقىلارنىڭ ئوقۇشىغا يول قويغان، تەكىتلىك سۈننەت دەرىجىسىگە يەتمىگەن نامازلار بولۇپ، تەكىتسىز سۈننەت قاتارىدىن سانىلىدۇ. بۇلار: تاھارەت نامىزى، تەھەججۇد نامىزى، چاشكا نامىزى، مەسجىد ھەققى نامىزى، ھاجەت نامىزى، ئىستىخار نامىزى، سۇ تىلەش نامىزى، كۈن تۇتۇلغاندا ئوقۇلىدىغان ناماز، تەسبىھات نامىزى قاتالىقلار بولۇپ بۇلارنىڭ دەرىجىلىرى ئوخشاشتۇر.

### 483. سۇئال: نەپلە نامازنىڭ ئەۋزەلى قايسى

كېچىدە ئوقۇغان نەپلە ناماز كۈندۈزدە ئوقۇغان نەپلە نامازدىن ياخشىدۇر. چۈنكى كېچىدە ئوقۇغان نەپلە ناماز ئادەمگە بەك ئېغىر كېلىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ. ئۇلارنىڭ يانلىرى ئورۇن ـ كۆرپىدىن يىراق بولىدۇ (يەنى ئۇلار كېچىسى ئىبادەت قىلىپ ئاز ئۇخلايدۇ)، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ (ئازابىدىن) قورقۇپ، (رەھمىتىنى) ئۈمىد قىلىپ ئۇنىڭغا دۇئا قىلىدۇ، ئۇلارغا بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدۇ [سۈرە سەجدە-16].

ئىمام ئەبۇ ھەنىفەنىڭ كۆزقارىشى بويىچە مەيلى كېچىدە بولسۇن مەيلى كۈندۈزدە بولسۇن نەپلە نامازنى تۆت رەكەتتىن ـ تۆت رەكەتتىن ئوقۇش ياخشىدۇر.

### 484. سۇئال: مەسجىد سالىمى نامىزى

مەسجىد سالىمى يەنى تەھىييەتۇل مەسجىد نامىزى، بىر ئادەم مەسجىدكە كىرگەن ۋە مەسجىدكە كىرگەن ئۇ ۋاقىت ناماز ئوقۇش مەكرۇھ قىلىنمىغان ۋاقىت بولسا، ئولتۇرۇشتىن بۇرۇن ئىككى رەكەت ياكى تۆت رەكەت ناماز ئوقۇشى مۇستەھەبتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەسجىدكە كىرگىنىڭلاردا، ئولتۇرۇشتىن بۇرۇن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇڭلار!. (تىرمىزى: 316)

مەسجىدكە كۈندە بىر نەچچە قېتىم كىرىپ چىقىدىغان ئادەم، مەسجىد سالىمى نامىزىنى ھەر كۈن ئۈچۈن بىر قېتىم ئوقۇسا كۇپايە قىلىدۇ.

### 485. سۇئال: تاھارەت نامىزى

تاھارەت نامىزى ئۇ تاھارەت ئېلىپ بولغاندىن كېيىن تاكى تاھارەتنىڭ سۈيى قۇرۇپ بولغىچە بولغان ئارىلىقتا ئوقۇلىدىغان ئىككى رەكەت نامازدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇسا، نامازدا زېھنىنى نامازدىن باشقا ئىشقا بەرمىسە، ئۇ كىشىنىڭ بۇرۇن قىلغان كىچىك گۇناھلىرى ئەپۇ قىلىنىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد905)

## 486. سۇئال: چاشگاھ نامىزى

چاشگاھ قۇياش تولۇق چىقىپ بولغاندىن باشلاپ پېشىن ۋاقتىغا 45 مىنۇت قالغىچىلىك بولغان ۋاقىتلاردىن ئىبارەتتۇر. چاشگاھ نامىزى ئەجرى ـ ساۋابى كۆپ بولغان مۇستەھەب بىر نامازدۇر. لېكىن بۇ ناماز ۋاجىب بولمىغىنىدەك، پەرزمۇ ئەمەس، ئۇنى ئوقۇغانلارغا بېرىلىدىغان ئەجرى ۋە ساۋابقا قىزىققۇچىلار ئۇنى ئوقۇيدۇ. بىراق ئۇنى ئوقۇمىغانلار بولسا ئوقۇمىغانلىقلىرى ئۈچۈن ئەيىپلەنمەيدۇ. چاشكا نامىزى، ئەڭ ئاز بولغاندا ئىككى رەكەت ئوقۇلىدۇ. ئەڭ تۆۋەن مۇكەممەللىك دەرىجىسى تۆت رەكەتتۇر.

## 487. سۇئال: چاشكا نامىزىنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەر ئىنسان (ئۆز بەدىنىنىڭ) ھەر بىر ئۇگىسىگە ھەر سەھەر بىردىن سەدىقە بېرىشى ۋاجىپ بولىدۇ. تەسبىھ (سۇبھانئاللاھ دېيىش)، تەھمىد (ئەلھەمدۇلىللا دېيىش)، تەھلىل (لائىلاھە ئىللاللاھ دېيىش) ۋە تەكبىر (ئاللاھۇئەكبەر دېيىش)نىڭ ھەر بىرى بىردىن سەدىقىدۇر. ياخشى ئىشقا بۇيرۇش بىر سەدىقە، يامان ئىشتىن توسۇشمۇ بىر سەدىقىدۇر. ئىككى رەكئەت چاشگاھ نامىزى ئوقۇش يۇقىرىقىلارنىڭ ھەممىسگە كۇپايە قىلىدۇ. (مۇسلىم: 720)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇپ، ئاندىن كېيىن كۈن چىققۇچە اللە تائالاغا زىكرى ئېيتىپ، كۈن چىققاندىن كېيىن ئىككى رەكئەت زۇھا (چاشگاھ ۋاقتى) نامىزى ئوقۇسا، ئۇ كىشىگە ھەج ۋە ئۆمرە قىلغانىنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەج ۋە ئۆمرىنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ دېگەن كەلىمىنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان. (تىرمىزى: 586)

## 488. سۇئال: چاشكا نامىزىنىڭ ۋاقتى

چاشگاھ نامىزىنىڭ ۋاقتى كۈننىڭ بىر قىلىچ بويى ئۆرلىشى بىلەن باشلىنىپ، كۈن تامامەن تىكلەنگەندە تۈگەيدۇ. شۇنداقتىمۇ كۈن رەسمىي چىقىپ ئىسسىق بولغىلى تۇرغاندا ئوقۇش مۇستەھەبتۇر. بۇ ناماز ئەڭ ئاز بولغاندا ئىككى رەكئەت ئوقۇلىدۇ. بىراق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ كۆپ بولغاندا سەككىز رەكئەت ئوقۇغانلىقى رىۋايەت قىلىنىدۇ.

## 489. سۇئال: تەھەججۇد نامىزى ئوقۇغۇچىلارنىڭ سۈپىتى

شەك ـ شۈبھە يوقكى، مۇسۇلمانىنىڭ ئىشلىگەن ئەمەللىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى تەقۋا كيىمى ۋە مۆئمىنىنىڭ مىئراجى بولغان نامازدۇر. جانابى ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە تەھەججۇد نامىزى ئوقۇغۇچىلارنى مۇنداق سۈپەتلەيدۇ: «ئۇلار كېچىسى ئاز ئۇخلايتتى، ئۇلار سەھەرلەردە (پەرۋەردىگارىدىن) مەغپىرەت تىلەيتتى» (زارىيات سۈرىسى 17 ـ 18 ـ ئايەتلەر). «ئۇلار كېچىلەرنى پەرۋەردىگارىغا سەجدە قىلىش ۋە قىيامدا تۇرۇش بىلەن (يەنى ناماز ئوقۇش بىلەن) ئۆتكۈزىدۇ» (فۇرقان سۈرىسى 64 ـ ئايەت). جانابى ئاللاھ ئۆزىنىڭ ئەلچىسى ۋە ئىشەنچىلىك دوستى مۇھەممەد ئىبنى ئابدۇللاھ (ئەلەيھىسسالام) غا شۇنداق ئەمر قىلدى: «ساڭا نەپلە (ئىبادەت) بولۇشى ئۈچۈن، كېچىنىڭ بىر قىسمىدا (ناماز ئوقۇشقا، قۇرئان ئوقۇشقا) ئويغانغىن، (ئى مۇھەممەد!) پەرۋەردىگارىڭنىڭ سېنى مەدھىيىلىنىدىغان ئورۇنغا (يەنى بۈيۈك شاپائەت ماقامىغا) تۇرغۇزۇشى ھەقىقەتتۇر» (ئىسرا سۈرىسى 79 ـ ئايەت).

## 490. سۇئال: تەھەججۇد نامىزىنىڭ ھۆكمى ۋە پەزىلىتى

تەھەججۇد نامىزى پەرز بولۇش سۈپىتى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خاس بىر ئىش بولسىمۇ، (باشقا) مۆئمىنلەرگە نىسبەتەن پەرز ئەمەس نەپلىدۇر. ئۇنى ئوقۇغان كىشى ئەجرىنى ئالىدۇ، ئوقۇمىغان كىشى بولسا گۇناھكار بولمايدۇ. شۇنداقتىمۇ مۇسۇلمانلار كۆپچىلىكىدىن ھەزرىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش تەلەپ قىلىنغانلىقى ئۈچۈن بۇ نامازنىڭ ھۆكمى دائىرىسىگە كىرىدۇ. كېچىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئوقۇلىدىغان بۇ نامازنىڭ پەزىلىتى توغرىسىدا نۇرغۇن ماختاش سۆزلىرى ئېيتىلغانلىقتىن مۇسۇلمانلار كېچە نامىزى ئۈچۈن تۇرۇش ۋە سۆيۈملۈك پەرۋەردىگارى بىلەن مەخپى مۇڭدىشىشتا مۇسابىقىلەشتى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم كېچىدە قوپۇپ ئون ئايەت بىلەن تەھەججۇد نامىزى ئوقۇسا، ئۇ غاپىللار قاتارىغا يېزىلمايدۇ. يۈز ئايەت بىلەن تەھەججۇد نامىزى ئوقۇسا، الله تائالانىڭ ئەمرىگە چىن دىلىدىن ئىتائەت قىلغۇچىلار قاتارىدىن يېزىلىدۇ، مىڭ ئايەت بىلەن ئوقۇسا، كۆپلەپ ئەجىرگە ئېرىشكۈچىلەر قاتارىدىن يېزىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1398)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: قايسى ئەمەل ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورالغاندى: كېچىدە قوپۇپ، قىيامدا ئۇزۇن تۇرۇپ ئوقۇغان ناماز، دەپ جاۋاب بەردى. (ئەبۇ داۋۇد: 1325)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كېچىسى قوپۇپ تەھەججۇد نامىزى ئوقۇغان، ئاندىن ئايالىنى نامازغا ئويغاتقان، ئەگەر قوپقىلى ئۇنىمىسا، يۈزىگە سۇ چېچىپ ئويغاتقان كىشىگە الله رەھمەت قىلسۇن. الله تائالا يەنە كېچىسى قوپۇپ ناماز ئوقۇغان، ئاندىن ئېرىنى نامازغا ئويغاتقان، ئەگەر قوپقىلى ئۇنىمىسا، يۈزىگە سۇ چېچىپ ئويغاتقان ئايالغا رەھمەت قىلسۇن. (نەسائى: 1610)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەر كىشى كېچىسى ئايالىنى ئويغىتىپ، ئىككىسى ئىككى رەكئەتتىن ناماز ئوقۇسا، ئۇلار زىكىر قىلىپ تۇرغۇچى ئەر ۋە زىكىر قىلىپ تۇرغۇچى ئاياللارنىڭ قاتارىدا يېزىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 1309)

## 491. سۇئال: تەھەججۇد نامىزىنىڭ ئوقۇش ئۇسۇلى ۋە ۋاقتى

تەھەججۇد نامىزىنىڭ ئېزى ئىككى رەكئەت، كۆپى سەككىز رەكئەت بولۇپ، ھەر ئىككى رەكئەتتە ياكى تۆت رەكئەتتە بىر سالام بېرىپمۇ ئوقۇلىدۇ. ئەمما ھەر ئىككى رەكئەتتە بىر سالام بېرىپ ئوقۇش ئەۋزەلدۇر. تەھەججۇد نامىزىنىڭ ئەڭ ئەۋزەل ۋاقتى، كېچىنىڭ ئۈچتىن بىرىنىڭ ئاخىرقىسىدۇر. بۇ ۋاقىت دۇئالارنىڭ ئىجابەت بولىشى ۋە گۇناھلارنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشى ئۈچۈن ئەڭ مۇناسىپ ۋاقىتلاردۇر.

## 492. سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەھەججۇد نامىزىنى قانداق ئوقۇيدىغانلىقى

شەرىق ھەۋزەنى مۇنداق دەيدۇ: مەن ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىغا كىرىپ ئۇنىڭدىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى تەھەججۇدقا تۇرغاندا، نامازنى قانداق باشلايتتى؟ دەپ سورىغاندىم، ئۇ مۇنداق دېدى: سەن مەندىن بۇندىن بۇرۇن ھېچكىم سوراپ باقمىغان بىر

سوئالنى سورىدىڭ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېچىسى نامازغا تۇرغاندا، "الله ئەكبەر" نى ئون قېتىم، "ئەلھەمدۇلىللاھ" نى ئون قېتىم "سۇبھانەللاھ ۋە بىھەمدىھى" نى ئون قېتىم، "سۇبھابەلمەلىكىلقۇددۇس " نى ئون قېتىم، "ئەستەغفىرۇللاھ " نى ئون قېتىم، "لائىلاھە ئىللاللاھ" نى ئون قېتىم دەيتتى، ئاندىن ئون قېتىم: ئى الله! مەن ساڭا سىغىنىپ، دۇنيانىڭ جاپا - مۇشەققىتىدىن ۋە قىيامەت كۈنىدىكى جاپا - مۇشەققەتتىن پاناھ تىلەيمەن دەيتتى، ئاندىن نامازنى باشلايتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 1617)

## 493. سۇئال: سەپەر نامازى

كىشى سەپەردىن ئۆز يۇرتىغا تىنىچ ئامان قايتىپ كەلگەندە ئاللاھقا ھەمدى ئېيتىش ، تىنىچ ئامانلىقىغا شۈكۈر قىلىش ئۈچۈن ئالدى بىلەن مەسجىدكە كىرىپ ئىككى رىكەت ناماز ئوقۇپ ئاندىن باشقىلار بىلەن كۆرۈشۈشى ياخشىدۇر.

ئابدۇللاھ ئىبنى كەئب ئۆزىنىڭ كەئب ئىبنى مالىكتىن مۇنداق ئاڭلىغانلىقىنى رىۋايەت قىلغان: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەردىن قايتىپ كەلسە، ئالدى بىلەن مەسجىدكە كىرىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيتتى، ئاندىن جامائەتنىڭ قېشىغا كېلىپ ئولتۇراتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2773)

## 494. سۇئال: تەۋبە نامىزى

تەۋبە نامىزى ئاللاھ تائالادىن مەغپىرەت تەلەب قىلىپ ئوقۇلىدىغان ناماز بولۇپ، بۇ نامازنىڭ بۇيرۇلغانلىقىدا پۈتۈن ئىسلام ئۆلىمالىرى بىردەك ئىتتىپاقتۇر. تەۋبە نامىزى ئۇمۇمەن، گۇناھ سادىر قىلغاندىن ياكى بۇ نامازنى ئوقۇشنى كۆڭلىگە پۈككەندىن كېيىنلا ئوقۇلىدۇ. تەۋبىدىن كېيىن، تاھارەت ئېلىپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇشى لازىم. تەۋبە نامىزىنى ئوقۇپ گۇناھى ئۈچۈن ئاللاھتىن مەغپىرەت تىلىشى، ئۇنىڭ گۇناھىنىڭ مەغپىرەت قىلىنىشىغا ۋاستە بولىدۇ.

## 495. سۇئال: ئىستىخارە نامىزى نىمە ئۈچۈن قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى ؟

ئىستىخارە نامىزى جانابى ئاللاھنىڭ بىر نېمىتى بولۇپ، بەندىلىرى ئۇ ناماز ئارقىلىق پەرەردىگارىغا قىلماقچى بولغان ئىشنىڭ ئۇنىڭ ئۈچۈن ياخشىلىق ياكى يامانلىق ئېلىپ كېلىدىغانلىقى توغرىسىدا بىر ئىلھام بېرىشنى سوراپ يۈزلىنىدۇ ۋە جانابى ئاللاھتىن ئۆزى ئۈچۈن پايدىلىق بولغان ئىشلارنى ئىلھام قىلىشنى ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن ياخشىلىق بولغان ئىشلارنى كۆرستىپ بېرىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

ئىستىخارە نامىزىنى ئوقۇماقچى بولغان كىشى ئالدى بىلەن غۇسلى تاھارەت ئېلىپ ، پەرزدىن تاشقىرى ئىككى رەكئەتتىن ئالتە رەكەتكىچە ناماز ئوقۇپ سالام بىلەن نامازنى تۈگەتكەندىن كېيىن ئىستىخارە دۇئاسىنى ئوقۇيدۇ ۋە تاھارەت بىلەن بېشىنى شىمال تەرەپكە، پۇتىنى جەنۇپ تەرەپكە قىلىپ، قىبلىگە قاراپ ياتىدۇ. قىلماقچى بولغان ئىشنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئالغاندىن كېيىن كۆڭلىنىڭ مايىللىقىغا دىققەت قىلىدۇ. كۆرگەن چۈشلىرى ۋە كۆڭلىگە چۈشكەن ئىلھامغا ئاساسەن ئەگەر كۆڭلى ئۇ ئىشنى قىلىشقا مايىل بولسا قىلىشقا ئاتلىنىدۇ، ئەگەر قىلماسلىققا مايىل بولسا ئۇ ئىشنى تاشلاپ، ئۇنىڭدىن ياخشىراق بولغان باشقا بىر ئىشنى قىلىشقا ئاتلىنىدۇ. چۈنكى بىر مۇسۇلمان بىر ئىشنى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن قىلمىغان بولسا، جانابى ئاللاھ ئۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئىشنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭدىن ياخشىراق بىر ئىشنى توغرىلاپ بېرىدۇ. بۇ نامازنى ئۈچ قېتىمدىن

ئون بىر قېتىمغىچە جۈمە كېچىلىرى ئوقۇش ئەۋزەلدۇر.

## 496. سۇئال: ئىستىخار نامىزىنىڭ دۇئاسى

بۇ توغرىدا ھەزرىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ نۇرغۇنلىغان ھەدىسلىرى بىزگە ئىستىخارەنى ئۆگىتىدۇ.

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەممە ئىشتا ئىستىخارە سېلىشنى خۇددى قۇرئاندىن سۈرە ئۆگەتكەندەك ئۆگىتىپ، مۇنداق تەلىم بېرەتتى: كىمكى بىرەر ئىشنى قىلماقچى بولسا، ئىككى رەكئەت نەپلە ناماز ئوقۇسۇن، ئاندىن: [اللهمَّ إِنِّي أَسْتَخِيرُكَ بِعِلْمِكَ وَأَسْتَقْدِرُكَ بِقُدْرَتِكَ وَأَسْأَلُكَ مِنْ فضْلِكَ الْعَظِيمِ، فَإِنَّكَ تَقْدِرُ وَلا أَقْدِرُ وَتَعْلَمُ وَلا أَعْلَمُ وَأَنْتَ عَلاَّمُ الغُيُوبِ، اللهمَّ إِنْ كُنْتَ تَعْلَمُ أَنَّ هَذَا الأَمْر خَيْرٌ لِي فِي دِينِي وَمَعاشِي وَعَاقِبَةِ أَمْرِي أَوْ قَالَ: عَاجِلِ أَمْرِي وَآجِلِهِ فَاقْدُرْهُ لِي وَيَسِّرْهُ لي ثُمَّ بَارِكْ لِي فيه، اللهم وَإِنْ كُنْتَ تَعْلَمُ أَنَّ هَذَا الأمْرَ شَرٌّ لِي فِي دِينِي وَمَعاشِي وَعَاقِبَةِ أَمْرِي أَوْ قَالَ: فِي عَاجِلِ أَمْرِي وَآجِلِهِ فَاصْرِفْهُ عَنِّي وَاصْرِفْنِي عَنْهُ، وَاقْدُرْ لِيَ الْخَيْرَ حَيْثُ كَانَ ثُمَّ رَضِّنِي به] ئى الله! ماڭا (بۇ ئىشتا) قانداق قىلسام ياخشى بولىدىغانلىقىنى سېنىڭ ئىلمىڭ بىلەن تىلەيمەن، قۇدرىتىڭ بىلەن كۈچ - قۇۋۋەت بېرىشىڭنى تىلەيمەن، سېنىڭ بۈيۈك پەزلىڭدىن سورايمەن. چۈنكى سەن ھەممىگە قادىرسەن، مەن قادىر ئەمەس. سەن ھەممىگە ئالىمسەن، مەن ئالىم ئەمەس ۋە سەن ھەممە غەيبلەرنى بىلىپ تۇرغۇچىسەن. ئى الله! ئەگەر (قىلماقچى بولغان) بۇ ئىش مەن ئۈچۈن دىنىمدا، دۇنيالىقىمدا ۋە كەلگۈسىمدە ياخشى بولسا، ئۇ ئىشنى ماڭا تەقدىر قىلغىن ۋە ئاسانلاشتۇرغىن، ئاندىن ئۇ ئىشتا ماڭا بەرىكەت ئاتا قىلغىن. ئەگەر بۇ ئىش ماڭا دىنىمدا، دۇنيالىقىمدا ۋە كەلگۈسىمدە خەيرلىك بولمىسا، ئۇ ئىشنى مەندىن، مېنى ئۇ ئىشتىن قايتۇرۇپ، ياخشىلىق نەدە بولسا، شۇنى ماڭا تەقدىر قىلغىن، ئاندىن ماڭا رازىلىق ئاتا قىلغىن، دەپ دۇئا قىلسۇن ۋە بۇ ئىشتا دېگەن يەردە قىلماقچى بولغان ئىشنى تىلغا ئېلىپ بايان قىلسۇن. (بۇخارى: 1166)

## 497. سۇئال: ھاجەت نامىزى

دۇنيا ۋە ئاخىرەتكە مۇناسىۋەتلىك ئېھتىياجى بولغان كىشى تاھارەتنى كامىل ئېلىپ ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇيدۇ، نامازدىن كېيىن ئاللا تائالاغا ھەمدۇ سانا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيەسسالامغا دۇرۇد ئېيتىدۇ. ئاندىن ھاجەت دۇئاسىنى ( ياكى ئۆزى بىلىدىغان دۇئالارنى ) ئوقۇپ بولۇپ، ھاجىتىنىڭ ئەمەلگە ئېشىشىنى ئاللاھتىن سورايدۇ. ھاجەت نامىزىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكەن مۇنۇ دۇئانى ئوقۇش ئەۋزەل.

{ لاَ إِلَهَ إلاّ اللّهُ الْحَلِيْمُ الكَرِيْمُ، سُبْحَانَ الله رَبِّ العَرْشِ العَظِيْمِ، وَالْحَمْدُ لله رَبِّ اْلعَالَمِيْنَ. اَسْاَلُكَ مُوْجِباَتِ رَحْمَتِكَ وَعَزَائِمِ مَغْفِرَتِكَ وَالْعِصْمَةَ مِنْ كُلِّ ذَنْبٍ والْغَنِيْمَةَ مِنْ كُلِّ بِرٍّ والسَّلاَمَةَ مِنْ كُلِّ اِثْمٍ ، اَللَّهُمَّ لاَتَدَعْ لَناَ ذَنْباً اِلاَّ غَفَّرْتَهُ وَلاَ هَمّاً اِلاَّ فَرَّجْتَهُ وَلاَ حاَجَةً هِيَ لَكَ رِضاً اِلاَّ فَرَّجْتَهاَ ياَ اَرْحَمَ الرَاحِمِيْنَ} .

« ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر، ئۇ تولىمۇ ھەلىمدۇر، ئۇلۇغ ئەرشىنىڭ ئىگىسى بولغان ئاللاھ ، بارچە نوقسانلاردىن پاكتۇر. ھەمدۇ سانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى بولغان ئاللاھقا

خاستۇر. ئى ئاللاھ ! سېنىڭدىن، سېنىڭ رەھمىتىڭگە ئېرىشتۈرىدىغان ئەمەلنى، مەغپىرىتىڭگە مۇيەسسەر قىلىدىغان تەۋبىنى، مېنى ھەر قانداق گۇناھتىن ساقلىشىڭنى، پۈتۈن ياخشىلىقلارغا ئېرىشتۈرىشىڭنى ۋە ھەرقانداق يامانلىقتىن ئامان قىلىشىڭنى تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! مېنىڭ پۈتۈن گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، بارلىق قىيىنچىلىقلىرىمنى ھەل قىلىپ بەرگىن ۋە سېنىڭ رازىلىقىڭغا ئېرىشىشىم ئۈچۈن تۈرتكە بولىدىغان ھەر قانداق ھاجەتلىرىمنى راۋا قىلىپ بەرگىن. ئى رەھىم قىلغۇچىلارنىڭ ئەڭ شەپقەتلىكى بولغان ئاللاھ »

ھاجەت تىلىگەندە يەنە تۆۋەندىكى ئىسمى ئەزەم بىلەن كەلگەن دۇئانى ئوقۇش ھەققىدە ھەدىس رىۋايەت قىلىنغان.

بۇرەيدە ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كىشىنىڭ: اللهم إني أسألك بأني أشهد أنك أنت الله لا إله إلا أنت الأحد الصمد الذي لم يلد ولم يولد ولم يكن له كفوا أحد، « والذي نفسي بيده، لقد سأل الله باسمه الأعظم، الذي إذا دعي به أجاب، وإذا سئل به أعطى»* ئى پەرۋەردىگارىم! (مەن سەندىن) سېنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇدنىڭ (بەرھەق) يوقلۇقىغا، سېنىڭ يەككە يېگانە ئىكەنلىكىڭگە، ھەممىنىڭ ساڭىلا موھتاج ئىكەنلىكىگە، سېنىڭ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس ئىكەنلىكىڭگە ۋە ھېچ كىشىنىڭ ساڭا تەڭداش بولالمايدىغانلىقىغا ھەقىقىي گۇۋاھلىق بېرىدىغانلىقىمنى شېپى كەلتۈرۈپ (ھاجىتىمنى) تىلەيمەن، دەپ دۇئا قىلىۋاتقىنىنى ئاڭلاپ: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ، اللەنىڭ ئەڭ كاتتا ئىسمى (يەنى ئىسمى ئەزەم)نى شېپى كەلتۈرۈپ تۇرۇپ دۇئا قىلدى، كىمكى بۇنداق دۇئا قىلسا، ئىجابەت بولىدۇ ۋە تىلىگەن نەرسىسى بېرىلىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 3475)

## 498. سۇئال: ئەۋۋابىين نامىزى

ئەۋۋابىين ئاللاھ تائالا تەرەپكە تەۋبە بىلەن قايتقۇچىلار دېگەنلىكتۇر. ئەۋۋابىين نامىزى شام نامىزىدىن كېيىن ئوقۇلىدۇ. سانى ئالتە رەكئەت بولۇپ، ئالتە رەكئەتتە بىرلا سالام بېرىپ ياكى ھەر ئىككى رەكئەتتە بىردىن سالام بېرىپمۇ ئوقۇش مۇمكىن.

## 499. سۇئال: تەسبىھات نامىزى

بۇ ناماز، ناماز ئوقۇش مەنئى قىلىنغان ۋاقىتلاردىن باشقا قانداقلا بىر ۋاقىتتا ئوقۇسا بولىدىغان 4 رەكئەتلىك ناماز بولۇپ، ئۇنى كۈندە بىر قېتىم ياكى ھەپتىدە بىر قېتىم ياكى ئايدا بىر قېتىم ياكى يىلدا بىر قېتىم، ھېچ بولمىغاندا ئۆمۈر ئىچىدە بىر قېتىم ئوقۇشقا بولىدۇ.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئابباس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىبكە مۇنداق دېدى: ئى ئابباس! ئى تاغا! مەن ساڭا ئون خىسلەتنى ئۇسسۇپلا بېرەيمۇ؟ ئەگەر ئۇ ئون ئىشنى قىلساڭ، الله تائالا سېنىڭ بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى، كونا ۋە يېڭى، سەھۋەنلىك ۋە قەستەن، كىچىك ۋە چوڭ، مەخپىي ۋە ئاشكارا گۇناھلىرىڭنى مەغپىرەت قىلىدۇ. ئون خىسلەت بۇدۇر: ھەر رەكئەتتە سۈرە فاتىھەگە بىر سۈرە قوشۇپ، جەمئىي تۆت رەكئەت ناماز ئوقۇيسەن. بىرىنچى رەكئەتنىڭ قىرائىتىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن، ئۆرە تۇرغان پېتى: سۇبھان ئاللاھى ۋەلھەمدۇلىللاھى ۋەلائىلاھە ئىللەللاھۇ ۋاللاھۇ ئەكبەر (الله تائالا بارلىق

ئەيىب ـ نۇقساندىن پاكتۇر، پۈتۈن ھەمدۇسانا اللە تائالاغىلا خاستۇر، اللە تائالادىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللە بۈيۈكتۇر)، دېگەن زىكىرنى ئون بەش قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن رۇكۇ قىلىپ، رۇكۇدا ئۇ زىكىرنى يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن، ئاندىن رۇكۇدىن بېشىڭنى كۆتۈرۈپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدە قىلىسەن ۋە سەجدىدە يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدىدىن بېشىڭنى كۆتۈرۈپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدە قىلىپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. ئاندىن سەجدىدىن بېشىڭنى كۆتۈرۈپ، يەنە ئون قېتىم ئوقۇيسەن. شۇنداق قىلىپ، بۇ زىكىر ھەر رەكئەتتە يەتمىش بەش قېتىم ئوقۇلىدۇ. قالغان رەكئەتلەرنىمۇ مۇشۇنداق ئوقۇيسەن. ئەگەر ھەر كۈنى بىر قېتىم ئوقۇشقا ئىمكانىيىتىڭ بولسا ئوقۇغىن، ئۇنىڭغا ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، ھەر جۈمە بىر قېتىم ئوقۇغىن، ئۇنىڭغىمۇ ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، ئايدا بىر قېتىم ئوقۇغىن، ئۇنىڭغىمۇ ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، يىلدا بىر قېتىم ئوقۇغىن، ئۇنىڭغىمۇ ئىمكانىيىتىڭ بولمىسا، پۈتۈن ئۆمرۈڭدە بىر قېتىم بولسىمۇ ئوقۇغىن! (ئەبۇ داۋۇد 1297)

**500. سۇئال: كۈن ۋە ئاي تۇتۇلغاندا ئوقۇلىدىغان نامازنىڭ يولغا قويۇلۇشى**

كۈن بىلەن ئاينىڭ تۇتۇلىشى ئاللاھنىڭ بىرلىك ۋە بارلىقىغا ئۇچۇق ـ ئاشكارا ۋە چوڭ ئىككى تەبىئى دەلىل بولۇپ، كۆپىنچە ۋاقىتتا ئىنسانلار ئۇنى كۆرگەندە قورقىدۇ ۋە يۈرەكلىرىدە بىر تارلىق ھېس قىلىدۇ. بۇ سەۋەبتىن ئىسلام دىنى بۇ ئىككى بۈيۈك ۋە ئاشكارا دەلىل ئۈچۈن مۇئمىنلەرنىڭ دەردىنى تۆكىشى، پەرۋەردىگارى بىلەن مۇڭدىشىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرى خاتىرجەم بولسۇن، بۇ ئۇچۇق ـ ئاشكارا دەلىللەردىن بىر ئىبرەت چىقىرىشنى ئەسلىتىدىغان خاتىپلارنىڭ خۇتبىلىرىنى تىڭشاپ، ياراتقۇچىنىڭ بۈيۈكلىكىگە ۋە ئۇنىڭ ئۆزى تەڭداشسىز كۈچ ـ قۇدرىتى بىلەن كائىناتتا قانداق خالىسا شۇ بويىچە تەسەررۇپ قىلىدىغانلىقىغا دىققەتلىرىنى بورىشى ئۈچۈن بۇ ئىككى بۈيۈك ۋە ئاشكار دەلىلنى كۆرگەندە ئوقۇلىدىغان خۇسۇسى بىر نامازنى يولغا قويدى.

**501. سۇئال: كۈن تۇتۇلغاندا ناماز ئوقۇشنىڭ سەۋەبى**

كۈن تۇتۇلغاندا ئوقۇلىدىغان ناماز ھىجرىنىڭ كېيىنكى يىللىرىدا ھەزرىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن يولغا قويۇلغان بولۇپ، باشلىنىش جەريانى مۇنداق ئىدى:

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئوغلى ئىبراھىم ۋاپات بولغان كۈنى كۈن تۇتۇلغانىدى، كىشلەر: كۈن ئىبراھىمنىڭ ئۆلۈمى ئۈچۈن تۇتۇلدى، دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئورنىدىن تۇرۇپ، كىشلەر بىلەن ئالتە رەكئەت كۈن تۇتۇلۇش نامىزى ئوقۇدى ۋە ئالتە رەكئەتتە تۆت سەجدە قىلدى. بۇ ئالتە رەكئەتنىڭ ھەر رەكئىتى ئۆزىدىن كېيىنكى رەكئەتكە قارىغاندا ئۇزۇن ئوقۇلغانىدى، رۇكۇلىرى بىلەن سەجدىلىرى (ئۇزۇنلۇقتا) ئانچە پەرقلىنىپ كەتمەيتتى. (مۇسلىم: 904)

**502. سۇئال: كۈن تۇتۇلغاندا ئوقۇلىدىغان نامازنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى**

كۈن ۋە ئاي تۇتۇلغاندا ئوقۇلىدىغان ناماز شەكىل جەھەتتە باشقا نامازلارغا ئوخشمايدۇ. بۇ ناماز ئىككى رەكئەت بولۇپ، ئەڭ ئەۋزەلى جامائەت بىلەن ئوقۇشتۇر. لېكىن يالغۇز كىشىنىڭ ئوقۇشىمۇ جائىز. جامائەت بىلەن ئوقۇلغاندا ئىمام ئىككىلى رەكئەتتە قىرائەتنى ئۈنلۈك ئوقۇيدۇ. ناماز تۈگىگەندىن كېيىن ئىمام جامائەتكە بۇنىڭغا ئوخشاش ئەھۋاللاردىن ئىبرەت ئېلىش توغرىسىدا قىسقا بىر نۇتۇق سۆزلەيدۇ.

نامازنىڭ شەكلى بولسا مۇنداق، ناماز تەكبىر تەھرىمە بىلەن باشلىنىدۇ، ئاندىن سۈرە پاتىھە ئوقۇلىدۇ، ئاندىن قۇرئاندىن بىر قانچە ئايەت ئوقۇلىدۇ، ئاندىن رۇكۇ قىلىنىدۇ، رۇكۇدىن كېيىن بېشىنى كۆتۈرۈپ رۇس تۇرغاندىن كېيىن سەجدە قىلىشتىن بۇرۇن قۇرئان ئوقۇشنى داۋاملاشتۇرىدۇ. قۇرئاندىن بىر قانچە ئايەت ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن يەنە بىر قېتىم رۇكۇ قىلىدۇ، ئاندىن رۇكۇدىن بېشىنى كۆتۈرىدۇ، ئاندىن سەجدىگە بارىدۇ. يەنى ھەر رەكئەت ئىككى رۇكۇ ۋە ئىككى سەجدە بىلەن ئوقۇلىدىغان بولۇپ، ئىككىلى رەكئەت مۇشۇنداق ئوقۇلىدۇ.

**503. سۇئال: سۇ تەلەپ قىلىپ ئوقۇلىدىغان ناماز**

بىر شەھەرگە يامغۇر ياغمىسا ياكى يەر ـ زېمىن قۇرۇپ كېتىپ زىرائەتلەر قۇرۇپ كېتىشكە باشلىسا، مۇسۇلمانلار ئاللاھقا يالۋۇرىدۇ، ئۇنىڭغا يېلىنىپ تۇرۇپ دۇئا قىلىدۇ ۋە ئۇنىڭدىن رەھىم ـ شەپقەت، ياردەم ۋە يامغۇر، سۇ تەلەپ قىلىش نامىزى ئوقۇيدۇ. سۇ تەلەپ قىلىش نامىزى بولسا، ئېھتىياجلىق بولغاندا جانابى ئاللاھتىن سۇ تەلەپ قىلىشتىن ئىبارەت بولۇپ، بۇ ناماز تەكىتلەنگەن سۈننەتتۇر.

ئەبباد ئىبنى تەمىم تاغىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى سۇ تەلەپ قىلىپ چىققان كۈنى كۆرگەن ئىدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ چاغدا كىشىلەرگە ئارقىسىنى، قىبلىگە ئالدىنى قىلىپ دۇئا قىلدى. دۇئادىن كېيىن تونىنى تەتۈر ئۆرۈپ كىيدى، ئاندىن كېيىن ئۈنلۈك قىرائەت قىلىپ، جامائەت بىلەن ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدى. (بۇخارى: 1025)

**504. سۇئال: سۇ تەلەپ قىلىش ئۇسۇلى**

مۇسۇلمانلارنىڭ يالغۇز بولسۇن ياكى جامائەت بىلەن بولسۇن پەقەتلا دۇئا قىلىش ئارقىلىق سۇ تەلەپ قىلىشىدۇر. بۇ ئەڭ ئاددىيسى. ئوتتۇرا ھالى، پەرز ياكى نەپلى ناماز بولغان تەقدىردىمۇ ھەر نامازدىن كېيىن دۇئا قىلىش ئارقىلىق سۇ تەلەپ قىلىش. ئەڭ ئەۋزەل سۇ تەلەپ قىلىش شەكلى بولسا، مەخسۇس ناماز ئوقۇش ۋە نامازدىن كېيىن ئىمام مۇسۇلمانلارغا ۋەز ـ نەسىھەت قىلىپ، ئۇلارغا ھەممىدىن ئۈستۈن ۋە ھېكمەتلىك ئىش قىلغۇچى ئاللاھنى ئەسلىتىدىغان، ئۇلارنى ئۇنىڭ ئازابىدىن ۋە جازاسىدىن قورقىتىدىغان، يەنە ئۇلارنى سەدىقە بېرىشكە، قوللىرىدىن كېلىشچە ھەر خىل ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا، (باشقىلارغا) زۇلۇم قىلماسلىققا ۋە گۇناھتىن تەۋبە قىلىشقا ۋەسىلە بولىدىغان بىر ناماز ئوقۇش ئارقىلىق سۇ تەلەپ قىلىشتۇر.

**505. سۇئال: سۇ تەلەپ قىلىش نامىزىنىڭ قانداق ئوقۇلىدىغانلىقى**

سۇ تەلەپ قىلىش نامىزى تەكىتلەنگەن سۈننەت بولۇپ، پۈتۈنلەي ھېيت نامىزىغا ئوخشاش ئىككى رەكئەت ئوقۇلىدۇ. يەنى ئىمام بىرىنچى رەكئەتتە قىرائەتتىن بۇرۇن 7 قېتىم تەكبىر ئېيتىپ بولغاندىن كېيىن، ئىككىنچى رەكئەتتە بولسا، قىرائەتتىن كېيىن 5 قېتىم تەكبىر ئېيتىدۇ، ئاندىن قىرائەتنى ئۈنلۈك ئوقۇيدۇ. قىرائەتتىمۇ ھېيت نامىزىدا ئوقۇلىدىغان سۈرىلەرنى ئوقۇيدۇ. ناماز تۈگىگەندىن كېيىن ئىمام ئورنىدىن تۇرۇپ ئىنسانلارغا خۇتبە سۆزلەيدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۇ تەلەپ قىلىش نامىزىدا مۇنبەرگە چىقىپ خۇتبە ئوقۇغان.

خاتىپ خۇتبىدە ناھايىتى كۆپ ئىستىغپار ئېيتىشى لازىم. چۈنكى بۇنداق ئەھۋاللاردا قىلىشقا تېگىشلىك ئەڭ مۇناسىپ ئىش ئىستىغپاردۇر.

خاتىپ بولسۇن، جامائەت بولسۇن تونلىرىنى تەتۈر كىيىدۇ. بۇنداق قىلىشتا قاتتىقچىلىقنىڭ

راھەت ـ پاراغەتكە، قىينچىلىقنىڭ ئاسانلىققا، غەزەپنىڭ رازىلىققا ئۆزگەرتىلىشى ئۈچۈن بىر ئىما ـ ئىشارەت بولۇپ، دۇئا قىلغاندا قولنىڭ كۆتۈرىدۇ ۋە بارلىق كائىناتنىڭ پادىشاھى ۋە (خاتالاشقانلارنىڭ گۇناھلىرىنى) كەچۈرۈم قىلغۇچى بولغان ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا خارلىنىپ ـ زارلىنىپ تۇرۇپ ئىچىدە ۋە ئۈنلۈك دۇئا قىلىدۇ. ئىمام مەخپى دۇئا قىلغاندا جامائەت دۇئا قىلىدۇ، ئۈنلۈك دۇئا قىلغاندا بولسا جامائەت سۈكۈت قىلىدۇ.

ئىنسانلارنىڭ مۇمكىن قەدەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىلغان دۇئالىرى بىلەن دۇئا قىلىشى ياخشى بولۇپ، ئەگەر ئۇ دۇئالارنى بىلمىسە خالىغان دۇئالار بىلەن دۇئا قىلىشى جائىزدۇر. نىملا بولمىسۇن دۇئانىڭ ئاللاھقا يالۋۇرۇش، باش ئېگىش، ئۇنىڭ ھۇزۇرىدا خارلىنىپ ـ زارلىنىش ئارقىلىق، بولۇپمۇ ئىستىغپار ئېيتىش بىلەن قىلىنىشى كېرەك.

**506. سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۇ تەلەپ قىلغان دۇئالىرى**

ئى ئاللاھ! بىزنى نورمال، ياخشى ۋە كۆپ بەرىكەتلىك، سۈيى كۆپ، ھەممە يەرگە ئوخشاش تارالغان، دائىم يېغىپ تۇرىدىغان، زېمىننى قاپلىغۇچى، دائىمى يېغىپ تۇرىدىغان بىر يامغۇر بىلەن سۇغارغىن. ئى ئاللاھ! بىزنى يامغۇر بىلەن سۇغارغىن، بىزنى رەھمىتىڭدىن ئۈمىت ئۈزگەنلەردىن قىلمىغىن. ئى ئاللاھ! شۈبھىسىزكى، بەندىلىرىڭنىڭ ۋە بۇ شەھەرنىڭ شۇنداق قىينچىلىقى، ئاچلىقى ۋە كەمبەغەللىكى باركى، بىز ئۇلارنى سەندىن باشقىسىغا شىكايەت قىلمايمىز. ئى ئاللاھ! بىزنىڭ زىرائەتلىرىمىزنى ئۈندۈرۈپ بەرگىن، بىزنى ئۆزۈڭگە بويسۇندۇرغىن، بىزگە ئاسماننىڭ بەرىكەتلىرىنى چۈشۈرگىن (يەنى يامغۇر ياغدۇرغىن) ۋە بىزگە زېمىننىڭ بەرىكەتلىرىدىن چىقارغىن، بىزدىن سەندىن باشقا ھېچكىم كۆتىرىۋېتەلمەيدىغان بۇ بالايى ـ ئاپەتلەرنى كۆتىرىۋەتكىن. ئى ئاللاھ! بىز (گۇناھلىرىمىزنى) كەچۈرۈم قىلىشىڭنى سورايمىز، چۈنكى سەن بىزنىڭ خاتالىقلىرىمىزنى ئەپۇ قىلغۇچىسەن، ئۇنداق بولغانىكەن بىزگە مول يامغۇر ياغدۇرۇپ بەرگىن.

مۇسۇلمانلارنىڭ يامغۇر ياغقان چاغدا مۇنداق دېيىشى سۈننەتتۇر: "ئى ئاللاھ! كۆپ ۋە پايدىلىق يامغۇر ياغدۇرغايسەن "يەنە "ئاللاھنىڭ بىزگە بولغان پەزلى ـ مەرھەمەتى بىلەن يامغۇر ياغدى " يامغۇر ياغقان ۋاقىتتا خالىغانچە دۇئا قىلىش لازىم. بارلىق ماختاشلار ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا بولسۇن.

**507. سوئال: نەپلە نامازلارنى ئولتۇرۇپ ئوقۇشتا بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك ئىشلار**

1ـ نەپلە ناماز نۇردۇر ۋە يورۇقلۇقتۇر، شۇڭا كىشىنىڭ ئۆيىنى بۇ مۇبارەك ناماز بىلەن يورۇتۇشى ئۈچۈن بۇ ناماز ئۆيدە ئوقۇلسا تېخىمۇ ياخشى بولىدۇ. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئۆيۈڭلارنى قەبرىستانلىققا ئوخشىتىۋالماي، ناماز ئوقۇپ تۇرۇڭلار. (بۇخارى: 432)

2ـ نەپلە نامازنى ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇشقا كۈچىڭىز يەتكەن تەقدىردىمۇ ئولتۇرۇپ، ئوقۇشىڭىز جائىزدۇر. شۇنىڭدەك، بىرقىسمىنى ئولتۇرۇپ بىر قىسمىنى بولسا ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇشمۇ بولىدۇ. بۇنى بىر رەكئەتتە قىلسىڭىزمۇ بولۇۋېرىدۇ، مەسىلەن، بىر رەكئەت نامازنىڭ بىر قىسمىنى ئولتۇرغان، بىرقىسمىنى بولسا ئۆرە تۇرغان ھالدا ئوقۇسىڭىزمۇ بولغىنىدەك، بۇرۇن ئولتۇرۇپ ئاندىن ئۆرە تۇرغان ھالدا ئوقۇشمۇ جائىز بولىدۇ. يەنە بىر دەم ئۆرە تۇرۇپ ئوقۇغاندىن كېيىن، ئولتۇرۇپ ئوقۇسىڭىزمۇ بولۇۋېرىدۇ. بۇنىڭ ھېچقانداق زىيىنى يوق. يەنە ئۇ نامازدا خالىغانچە

ئولتۇرۇشقا بولىدۇ. بۇ نامازنى تۆت رەكئەتتىن ئوقۇش ئەۋزەلدۇر.

4. كېچىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن تەھەججۇد نامىزى ئوقۇماقچى بولغان مۇسۇلماننىڭ كېچە نامىزىنى يېنىك ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇش بىلەن باشلىغاندىن كېيىن خالىغىنىچە ئوقۇشى لازىم.

5. كىشىنىڭ بۇ مۇبارەك ئىبادەتلەرنى بىرلىكتە قىلىش ۋە بىرلىكتە ئەجىر ساۋابقا ئېرىششى ئۈچۈن ئەھلى ـ ئايالىنى ئويغىتىش لازىم.

6. ئۆزىنى بەك قىينىماسلىقى لازىم. ئەكسىچە كۈچى يەتكۈچىلىك ۋە سالامەتلىكىگە تەسىر يەتمىگۈدەك شەكىلدە ئىبادەت قىلىشى كېرەك. يەنى قاچان ئۇيقۇسى كېلىپ، ھارغىنلىق ۋە خوشياقماسلىق ھېس قىلسا، ناماز ئوقۇشنى توختىتىپ ئۇيقۇسى ئېچىلغۇچە ئۇخلىشى لازىم.

7. كىشى كېچە نامىزىنى باشلاپ، ئاللاھنى كۆپ زىكرى قىلىدىغان ۋە ئۇنىڭغا كۆپ شۈكرى ئېيتىدىغانلاردىن بولغاندىن كېيىن، بۇ ئىبادەتنى داۋاملاشتۇرۇشى ۋە ئۇنى زۆرۈرىيەت بولمىسىلا توختۇتۇپ قويماسلىقى لازىم.

8. كېچە نامىزىنىڭ بەلگىلىك بىر ۋاقتى يوق، شۇڭا بۇ نامازنى كېچىنىڭ ئەۋۋىلىدە بولسۇن، ئوتتۇرىسىدا بولسۇن ياكى ئاخىرىدا بولسۇن ئىشقىلىپ خۇپتەندىن كېيىنلا ئوقۇلسا بولىدۇ.

جانابى ئاللاھ بىزنى ۋە سىزنى (كۆپ) روزا تۇتقۇچىلاردىن، كېچە تەھەججۇد نامىز ئوقۇغۇچىلاردىن ۋە ئۇنىڭغا تەۋبە بىلەن قايتقۇچىلاردىن قىلسۇن، ئۇ نېمە دېگەن ياخشى دوست ۋە نېمە دېگەن ياخشى ياردەمچىدۇر. بارلىق ھەمدۇ سانالار ئالەملەرنىڭ پەۋەردىگارى ئاللاھقا، ئالدىنقىلارنىڭ ۋە كېيىنكىلەرنىڭ يولباشچىسى ۋە بىزنىڭمۇ يولباشچىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا ۋە بارلىق ساھابىلىرىگە سالام بولسۇن.

# بەشىنچى بۆلۈم. زاكات

## بىرىنچى باب. زاكات ئۇقۇمى ۋە پەزىلىتى

### 508. سۇئال: زاكاتنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى

زاكات ـ ئىسلام پەرىزلىرىنىڭ ئۈچىنچىسى بولۇپ، ئاللاھ تائالا زاكاتنى مۇسۇلمانلارنىڭ بايلىرىغا پەرز قىلىپ بەلگىلىگەن. ئىسلام نەزەرىدە ئىماندىن قالسا ئەڭ بىرىنچى پەرز ناماز بولسا، نامازدىن كېيىن ئەڭ ئۇلۇغ ئىبادەت زاكاتتۇر. پەيغەمبىرىمىز بۇ ھەقىقەتنى ئىپادىلەپ مۇنداق دېگەن: «ئىسلام بەش ئاساسنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان: ئاللاھ تائالادىن باشقا ھەقىقىي مەبۇد يوقلىقىغا، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئەۋەتىلگەن ھەق پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە چىن ئىشىنىپ گۇۋاھلىق بېرىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، روزا تۇتۇش ۋە قۇدرىتى يەتسە بەيتۇللانى تاۋاپ قىلىش» (بۇخارى ۋە مۇسلىم رىۋايىتى).

شۇڭىمۇ زاكات قۇرئان كەرىمنىڭ 82 ئايىتىدە ناماز بىلەن ياندىشىپ كېلىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئىسلام نەزەرىدىكى يۈكسەك ئورنى ۋە زور ئەھمىيىتى بىلدۈرۈلگەن. چۈنكى زاكاتنى ئادا قىلىشمۇ خۇددى بەش ۋاقىت ناماز ئوقۇشنىڭ زۆرۈر بولغىنىدەك، زۆرۈر بولغان ئىبادەتتۇر.

زاكات ـ ئىجتىمائىي ئىبادەتتۇر. زاكات سۆزى ئەرەپ تىلىنىڭ لۇغەت تەركىبىدە «پاكلاش» ۋە «ئۆستۈرۈش» دېگەن ئىككى مەنىنى بىلدۈرىدۇ. ئىسلام دىنى بۇ ئىككى مەنىنىڭ ھەر ئىككىسىنى

بىرگە ئىپادىلەش مەقسىتىدە بۇ ماۋزۇ ئۈچۈن زاكات سۆزىنى ناھايىتى ھېكمەتلىك ھالدا تاللاپ ئالغان. چۈنكى، پۇل- مالنىڭ زاكىتىنى ئايرىغانلىق ھەقىقەتتە ئۇنى ھاجەتمەنلەرنىڭ ھەقلىرىدىن، ئۆز نەپسىنى بولسا بېخىللىقنىڭ ئىللەتلىرىدىن پاكلىغانلىقتۇر.

## 509. سۇئال: زاكات بېرىشنىڭ پەزىلىتى

ئالالھ تائالا بەرگەن پۇل- مالنىڭ زاكىتىنى ئىسلام شەرىئىتىدە كۆرسىتىلگەن بويىچە ئادا قىلىش ئەڭ پەزىلەتلىك ۋە ئۇلۇغ ئىبادەتلەرنىڭ بىرى بولغىنىدەك، ھەقىقىي مۇسۇلمانلىقنىڭ ئىپادىسىدۇر.

ناماز، روزا ۋە باشقىمۇ ئىبادەتلەرگە ئوخشىغان ئىقتىساد تەلەپ قىلمايدىغان ئىبادەتلەرنى ھەر قانداق مۇسۇلمان كىشى ئۆزىگىلا ئادا قىلىدۇ. ئەمما تەر تۆكۈپ ئىشلەپ تاپقان مال- دۇنيادىن بىرقىسمىنى ئايرىپ ھاجەتمەنلەرگە بېرىشنى كېرەك قىلىدىغان زاكاتقا ئوخشىغان ئىجتىمائىي ئىبادەتنى، پەقەت ھەقىقىي مۆئمىن بولغان كىشىلەرلا تولۇق ئورۇنلىيالايدۇ. شۇڭا ئالالھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « روھىنى (ناچار ئىللەتلەردىن) پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ» دەيدۇ. (شەمس سۈرىسى 9- ئايەت).

ئالالھ يولىدا سەرپ قىلىنغان پۇل- مالنىڭ مۇشۇ دۇنيادا ھەسسىلەپ كۆپىيىدىغانلىقىنى ۋە سەرپ قىلغۇچىنىڭمۇ ئالالھنىڭ دەرگاھىدا ھەسسىلەپ ساۋاپقا ئېرىشىدىغانلىقىنى قۇرئان كېرىم مۇنداق بىر مىسال بىلەن ئىپادىلەيدۇ: « ئالالھنىڭ يولىدا پۇل- مېلىنى سەرپ قىلغانلارنىڭ (سەرپ قىلغان نەرسىسى يەرگە تېرىلىپ) يەتتە باشاق چىقارغان، ھەر باشىقىدا 100 دىن دان تۇتقان بىر دانغا ئوخشايدۇ، ئالالھ خالىغان بەندىسىگە ھەسسىلەپ بېرىدۇ» (بەقەر سۈرىسى 261- ئايەت).

## 510. سۇئال: زاكاتنىڭ بۇيرۇلۇشى

زاكات پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغىنىدىن18- ئاي كېيىن يەنى ھىجرىيەنىڭ ئىككىنچى يىلى شەۋۋال (قەمەرىيە 10- ئاي)دا پەرز قىلىنغان.

زاكات بەش چوڭ ئىسلام پەرزلىرىنىڭ بىرى بولغانلىقى سۈپىتى بىلەن، زاكات بېرىش شەرتىگە توشقان ھەرقانداق مۇسۇلمان كىشىگە پەرز ئەيندۇر. زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكى قۇرئان، ھەدىس ۋە ئىجما دەلىللىرى بىلەن تەكىتلەنگەن.

1- قۇرئان دەلىلى: ئالالھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن: « نامازنى ئادا قىلىڭلار، زاكاتنى (ئۆز جايىغا بېرىپ) ئادا قىلىڭلار»(بەقەر سۈرىسى 43- ئايەت).

2- ھەدىس دەلىلى: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى يەمەنگە ۋالىي قىلىپ ئەۋەتكەندە، ئۇنىڭغا تەۋسىيە قىلىپ مۇنداق دېگەن: سەن ئەھلى كىتاب قەۋمىگە قاراپ كېتىپ بارىسەن. ئۇلارنى ئالدى بىلەن الله تائالاغا ئىبادەت قىلىشقا دەۋەت قىلغىن. ئەگەر ئۇلار اللەنى تونۇسا، ئاندىن اللەنىڭ ئۇلارغا بىر كېچە - كۈندۈزدە بەش ۋاخ نامازنى پەرز قىلغانلىقىنى ئېيتقىن. ئەگەر ئۇنى قىلسا، ئاندىن اللەنىڭ ئۇلارنىڭ ماللىرىغا زاكاتنى پەرز قىلغانلىقىنى ۋە زاكاتنىڭ ئۇلارنىڭ پېقىرلىرىگە بېرىلىدىغانلىقىنى ئېيتقىن. ئەگەر ئۇنى قوبۇل قىلسا، ئۇلاردىن زاكات ئالغىن. (زاكاتقا) ئۇلارنىڭ ئېسىل ماللىرىنى ئېلىشتىن ساقلانغىن. (بۇخارى: 1458)

3- ئىجما دەلىلى: پۈتۈن ئىسلام مىللىتى زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكىگە، ئۇنىڭ ئىسلام ئاساسلىرىدىن بىرى، ئۇنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلمىغان كىشىنىڭ ئىسلام دائىرىسىدىن

چىقىپ كېتىدىغانلىقىغا بىردەك ئىتتىپاقتۇر. زاكاتنى ئادا قىلىش زاكات بېرىش شەرتىگە توشقان ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ ئۈستىگە پەرزدۇر. زاكات بېرىشكە ئىقتىدارى بار تۇرۇپ ئۇنى ئادا قىلىشتىن باش تارتقۇچىلار ئاللاھ تەئالانىڭ ئازابىدىن قېچىپ قۇتۇلالمايدۇ. چۈنكى زاكاتنى ئادا قىلىش مەسىلىسى سەدىقە، ئېھسانغا ئوخشاش كىشىلەرنىڭ ئىختىيارىدىكى ئىش ئەمەس، بەلكى ئۇ ئىسلام شەرىئىتى تەرىپىدىن پۇل- مېلى زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتكەن مۇسۇلماندىن ئېلىپ، مۇسۇلمانلارنىڭ پېقىرلىرىغا بېرىلىدىغان دىنىي سېلىقتۇر.

## 511. سۇئال: زاكاتنىڭ پەرز بولۇشىنىڭ سەۋەبلىرى

پېقىرلىق مۇسۇلمانلار جەمئىيىتى ئۈچۈن بىر نوقساندۇر. پېقىرلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىپ جەمئىيەتتىكى بارلىق مۇسۇلمانلارنى ئوخشاش پاراۋانلىققا، باراۋەرلىككە ۋە بەختلىك تۇرمۇش تەرزىگە ئىگە قىلىشنىڭ بىردىن- بىر چارىسى مۇسۇلمان بايلىرىنىڭ ئۈستىگە مەلۇم مىقداردا زاكاتنى پەرز قىلىپ بۇيرۇپ، ئۇنىڭ بىلەن پېقىرلارنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا بۇ مۇقەددەس پەرزنى بەلگىلەش ئارقىلىق جەمئىيەتتە ئىجتىمائىي ئادالەتنى بەرپا قىلىشنى مەقسەت قىلغان. كۈنىمىزدە بايلاردىن زاكاتنى يىغىپ پېقىرلارغا تارقىتىش ئىشىنى بېۋاستە ئۆز ئۈستىگە ئالىدىغان ئىسلام ھاكىمىيىتى بولمىسىمۇ، ئاللاھ تائالا بۇيرىغان بۇ پەرزنى ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ ئۆز ۋىجدانى ۋە ئىمانىنىڭ تۈرتكۈسى بىلەن تولۇق ئادا قىلىشى، بۇنىڭ بىلەن جەمئىيەتتىكى پېقىرلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىشى ھەقىقىي مۇسۇلمانلىقنىڭ ئىپادىسىدۇر.

## 512. سۇئال: زاكاتنىڭ پەرز بولۇشىنىڭ غايىسى

« زاكات- بىر- بىرى بىلەن ياردەملىشىدىغان بىر- بىرىنى سۆيىدىغان ئادالەتلىك شەپقەتلىك بىر جەمئىيەتنى قۇرۇپ چىقىشنىڭ ئەڭ ئالدىنقى ئاملىدۇر. چۈنكى، زاكات بايلارنىڭ ۋاستىسى بىلەن جەمئىيەتتىكى پېقىرلارنىڭ ھالىنى ياخشىلىغانلىقى سەۋەبى بىلەن پېقىرلارنىڭ كۆڭۈللىرىدىكى بايلارغا قارىتا ئۆچمەنلىك، دۈشمەنلىك ۋە كۆرەلمەسلىك تۇيغۇلىرىنى يېڭىپ بايلار بىلەن پېقىرلار ئوتتۇرىسىدا ئۆزئارا سۆيگۈ ۋە ھەمكارلىقنى پەيدا قىلىش ۋە دىنىي قېرىنداشلىقنى كۈچەيتىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ بەختلىك ھايات سۈرۈشىگە كېپىللىك قىلىدىغان بىر ئېسىل ئىبادەتتۇر» « ئىسلام ئىقتىساد ئانسىكلوپىيەدىسى» $23$- بەت

## 513. سۇئال: ئىسلام نەزىرىدە پۇل- مالنىڭ ماھىيىتى

ئىسلام دىنى نەزەرىدە، ئىنسانلار قانچىلىك كۆپ پۇل- مال ئىگىسى بولسۇن ۋە بۇلارنى قانچىلىك جاپا بىلەن ئىشلەپ تاپقان بولسۇن ئۇلار قوللىرىدىكى مال- مۈلۈكنىڭ ئەسلى ئىگىلىرى ئەمەستۇر. بەلكى ئۇلار قوللىرىغا كەلگەن بۇ پۇل- ماللارنى تەسەررۇپ قىلغۇچى ۋەكىللەر، بەس. چۈنكى مال- مۈلۈكنىڭ ئەسلى ئىگىسى ۋە ئاتا قىلغۇچىسى ئاللاھ تائالادۇر! قۇرئان كەرىم بۇ ھەقىقەتنى جاكارلاپ مۇنداق دېگەن: « ئاسمانلاردىكى، زېمىندىكى، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ۋە يەر ئاستىدىكى شەيئىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭدۇر» (تاھا سۈرىسى $6$- ئايەت).

### 514. سۇئال: ئاللاھ تائالانىڭ ئىنسانلارغا پۇل بېرىشتىكى مەقسىدى

ئاللاھ تائالا مال- دۇنيانى ئىنسانلارغا ئىككى مەقسەت بىلەن بېرىدۇ: بىرى ئۇلارغا ئېھسان ۋە ئىنئام قىلىش؛ يەنى بىرى، ئۇلارنى بۇ مال- دۇنيا بىلەن سىناش يۈزىسىدىن بېرىدۇ. مال- دۇنيا كىشىلەرنىڭ ئىقتىدارى ۋە كۈچ- قۇۋۋىتىگە كۆرە ئىگە بولىدىغان نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۇ ئاللاھ

تائالانىڭ ئاتا. ئېھسانىدۇر. ئوخشاش ئىقتىدارغا، ئوخشاش دىپلومغا ۋە ئوخشاش ئىشتا ئىشلەيدىغان ئىككى ئادەمنىڭ بىرىنى، ئاللاھ تائالانىڭ باي قىلىدىغانلىقى يەنە بىرىنى ئۇنىڭدىن تۆۋەنرەك ياكى پېقىر قىلىدىغانلىقى بىر رېئاللىقتۇر. ئەگەر مال. دۇنيا ئىقتىدار بىلەنلا قولغا كېلىدىغان نەرسە بولىدىغان بولسا ئىدى، يوقىرىقى ئىككى ئادەم ئىقتىسادىي جەھەتتە ئوخشاش بولغان بولاتتى. بۇنداق ئىكەن، مۇسۇلمان كىشى ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا ئاتا قىلغان پۇل. مالنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشقا مەجبۇردۇر. بۇ بولىسمۇ زاكاتتۇر. شۇڭا زاكات بەرگۈچىنىڭ «مەن پېقىرلارغا ئۆز مۈلكۈمدىن خەير. ئېھسان قىلىۋاتىمەنغۇ » دەپ مىننەت قىلىش ھەققى يوقتۇر. ئەگەر شۇنداق قىلىدىكەن، ئۇنىڭ بەرگەن زاكىتى، ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى ئۇ ئاللاھ تائالا تاپشۇرغان ئامانەتنىڭ تېگىشلىكىنى كىشىلەرگە يەتكۈزۈش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ قولىدا قالغان قىسمىنى هارامدىن ( يەنى پېقىرلارنىڭ ھەققىدىن) پاكلىغان كىشىدۇر.

## 515. سوئال: ئىسلام نەزەرىدە پۇل. مالنىڭ ۋەزىپىسى

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىدە پېقىرلىقنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشىنى جىددى بىر يېتەرسىزلىك دەپ قارايدۇ. شۇڭىمۇ ئۇ مۇسۇلمانلارنىڭ پاراۋانلىق، باراۋەرلىك ئىچىدە ھايات كەچۈرۈشى ئۈچۈن ئەڭ مۇكەممەل پرىنسىپلارنى بەلگىلىگەن. ئىسلام دىنى شەرىئىتى بويىچە مال. مۈلۈكنىڭ ۋەزىپىسىنى تۆۋەندىكى ئۈچكە قىسقارتىشقا بولىدۇ:

1. پۇل. مالنى ئىسلام شەرىئىتىدە كۆرسىتىلگەن ۋە بۇيرۇلغان يوللار بىلەن ئۆستۈرۈش.

2. پۇل. مالنى ئېھتىياجغا قاراپ ئىسراپ قىلماستىن، ھەددىدىن ئاز قىسۋالماستىن نورمال هالدا قوللىنىش.

3. پۇل. مالنىڭ زاكىتىنى تولۇق ئايرىش ۋە سەدىقە، ياردەم، ئېھسانغا ئوخشاش ئىختىيارى ياردەم ۋاستىلىرى بىلەن ئېھتىياج ئىگىلىرىگە ياخشىلىق قىلىش.

يۇقىرىقىلار ئىسلام دىنىنىڭ پۇل. مالنى تەسەررۇپ قىلىشتىكى كۆرسەتمىسىدۇر.

## 516. سوئال: ئىسلام نەزەرىدە ئىشلەشنىڭ قىممىتى

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا ئىشلەشنى پەرز قىلىپ بەلگىلىگەن ۋە ئىشلىگەننىڭ شەنىنى، قەدىر. قىممىتىنى ئالاھىدە كۆتۈرگەن يېگانە دىندۇر. مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىنىڭ قۇدرەت تېپىشى ۋە خەلقئارلىق رىقابەتكە دادىل كىرىپ ئۆزىنىڭ يۈكسەك ئورنىنى ساقلاپ قېلىشى يولىدا ئىشلەشنىڭ رولى ئالاھىدە چوڭدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « ئىنسان پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن نەرسىسىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ» دەپ كۆرسەتكەن. (نەجم سۈرىسى 39. ئايەت).

هالال رىزىق تېپىش يولىدا ئىشلەش ئاللاھ تائالا بۇيرىغان ئەمەللەرنىڭ ئىچىدە ئەڭ ئەھمىيەتلىك ۋە مۆتىۋەر ئىبادەتتۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا بۇيرىغان زاكات، ھەج، ئىلىم تەھسىل قىلىش ۋە جىھاد قاتارلىق ئىقتىساد بىلەن قىلىنىدىغان ئىبادەتلەردىن باشقىمۇ پەرزلەرنى تولۇق ئادا قىلىش ئۈچۈنمۇ ئىنساننىڭ ساغلاملىقى ۋە بەدەنىنىڭ كۈچ. قۇۋۋىتى تەلەپ قىلىنىدۇ. مەلۇمكى، تەن ساغلاملىقىنى ۋە بەدەنىنىڭ قۇۋۋىتىنى ساقلاش ئىشى كۈندىلىك كېرەكلىك يېمەك. ئىچمەكلەرنى تەمىنلەيدىغان ئىقتىساتقا مۇھتاجدۇر. ئىقتىساد پەقەت ئىشلەش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. ئىشلەش تەرەققى قىلىشنىڭ ئالدىنقى ئاملىدۇر.

ئىسلام دىنىدا ئىبادەتنىڭ دائىرىسى شۇنچىلىك كەڭ بولۇپ، ئۇ ھاياتلىقنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئىنسانىيەتكە پايدىلىق بولغان ھەر قانداق ئىجتىمائىي خىزمەتلەر، دىن ئۈچۈن،

ۋەتەن ئۈچۈن ۋە ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش ئۈچۈن ئىشلەشلىرىنىڭ ھەممىسى ئاللاھ رازىلىقىنى كۆزلىگەن بولۇش شەرتى بىلەن ئىبادەت دائىرىسىگە كىرىدۇ.

قۇرئاندا « ئىشلەش» دېگەن ئىبارە 359 ئورۇندا تىلغا ئېلىنغان. ئىسلام دىنى كىشىلەرنى ئىشلەشكە ۋە شۇ ئارقىلىق تەرەققى قىلىشقا چاقىردى. ئىشلەشكە قادىر بولغانلار ئۈچۈن ئىشلەشنى پەرز قىلدى. دېمەك، ئىشلەش ھەقىقىي ئىماننىڭ ئاساسلىرىدىن بىرىدۇ. شۇڭا دەيمىزكى، ئىشلەش پېقىرلىققا خاتىمە بېرىش ۋە جەمئىيەتنى تەرەققى قىلدۇرۇش يولىدىكى ئالدىنقى ئامىلدۇر.

## 517. سۇئال: مال- دۇنيا غايە ئەمەس

ئىسلام نەزەرىدە مال- دۇنيا غايە ئەمەس. بەلكى ئۇ غايىگە يېتىشنىڭ ۋاستىسىدۇر. مۇسۇلمان كىشى ئۆزىنىڭ ھالالدىن تاپقان مال- دۇنياسىنى ئاللاھ تائالا بۇيرىغان ياخشى ئىشلارغا سەرپ قىلىش ئارقىلىق ئاخىرەتتە جەننەتنى قازىنىشتىن ئىبارەت ئۆزىنىڭ ئۇلۇغۋار غايىسىگە يېتىشىنىڭ ۋاستىسى قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى ھالال مېلىدىن زاكات بەرسە (اللە پەقەت ھالال مالدىن بېرىلگەن زاكاتنىلا قوبۇل قىلىدۇ)، اللە ئۇنى ئوڭ قولىغا ئالىدۇ. گەرچە ئۇ بىر خورما چاغلىق نەرسە بولسىمۇ، اللە تائالانىڭ قولىدا خۇددى سىلەر تاي ياكى بوتىلىقىڭلارنى بورداپ چوڭ قىلغاندەك چوڭىيىپ، تاغدەك بولۇپ كېتىدۇ. (مۇسلىم: 1014)

كىمكى مال- دۇنيانى ئۆزى ئۈچۈن غايە قىلىۋېلىپ، ھالال- ھارامنى ئايرىماستىن توپلايدىكەن ۋە ياخشى- يامانىنى ئايرىماستىن سەرپ قىلىدىكەن، مۇنداقلارنىڭ مال- دۇنياسى ئۆزىنىڭ دوزاختىن ئورۇن ئېلىشىغا يېتەرلىكتۇر.

## 518. سۇئال: زاكات بېرىشنىڭ ئاخىرەتلىك پايدىلىرى

زاكاتنىڭ ئاخىرەتلىك پايدىلىرىنى تۆۋەندىكى بەش نوقتىغا يىغىنچاقلاشقا بولىدۇ:

1- مال- مۈلكىنىڭ زاكىتىنى تولۇق ئادا قىلغان كىشى ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسلىق پەرزلىرىدىن بولغان بىر ئىجتىمائىي پەرزنى بەرپا قىلغان بولۇپ، ئاللاھ تائالانىڭ چەكسىز رەھمەت ۋە مەغپىرىتىگە سازاۋەر بولىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، ناماز ئوقۇغان ۋە زاكاتنى ئادا قىلغان كىشىلەر پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا چوڭ ساۋاپقا ئېرىشىدۇ. ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) ھېچ غەم- قايغۇ ۋە قورقۇنچ بولمايدۇ» (بەقەر سۈرىسى 277- ئايەت).

2- زاكاتنى ئادا قىلغان كىشى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختكە ئېرىشىدىغان ھەقىقىي مۆئمىنلەرنىڭ قاتارىدىن ئورۇن ئالىدۇ.

3- زاكاتنى ئادا قىلغان كىشىنىڭ ئىمانى كۈچلۈك بولىدۇ. چۈنكى، خالىقنىڭ (ئاللاھنىڭ) ۋە مەخلۇقنىڭ (يەنى پېقىرلارنىڭ) ھەقلىرىنى تونۇپ ئۇلارنى يولىدا ئادا قىلمىغان كىشىنىڭ ئىمانى تولۇقلانمايدۇ. ئاللاھنىڭ ھەققى ناماز ئوقۇشقا ئوخشاش ئاللاھ بىلەن بەندىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاش بىلەن ئادا تاپسا، پېقىرلارنىڭ ھەققى ئاللاھ تەئالا بۇيرىغان زاكاتنى ئۇلارغا بېرىش بىلەن ئادا تاپقان بولىدۇ. يۇقىرىقى ئىككى خىل ھەقنى يولىدا ئادا قىلغان كىشىنىڭ ئىمانى تولۇقلانغان ۋە دۇنيا —ئاخىرەتلىكمۇ بەختلىك بولغان بولىدۇ.

4- زاكات، ئۇنى بەرگۈچىنىڭ قەلبىنى بېخىللىقنىڭ كىرلىرىدىن ۋە شەپقەتسىزلىكنىڭ ئىللەتلىرىدىن پاكلىغاندەك ئۇنىڭ مال- دۇنياسىنىمۇ ھارامدىن يەنى پېقىرلارنىڭ ھەققىدىن

پاكلايدۇ ۋە بەرىكەت بىلەن كۆپەيتىدۇ. زاكات سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسمۇ بۇ مەنىلەرنى ئىپادىلىمەكتە.

5. زاكات كىشىگە مەرتىلىكنى، سېخىيلىقنى، ئۆزئارا ياردەملىشىشنى، رەھىمدىللىقنى ۋە پىداكارلىقنى ئۆگىتىش ئارقىلىق ئۇنى ئىسلامىي گۈزەل ئەخلاقلارغا ئىرىشتۈرۈشكە كېپىللىك قىلىدۇ. نەتىجىدە ئۇنى ئاللاھ تائالانىڭ ئۆلگىلىك بەندىلىرىدىن قىلىپ يېتىشتۈرۈپ چىقىدۇ.

**519. سۇئال: زاكاتنىڭ بۇ دۇنيالىق پايدىلىرى**

زاكاتنىڭ بۇ دۇنيالىق پايدىلىرىمۇ ناھايىتى كۆپتۇر. زاكات زۆرۈر بولغان ئىجتىمائىي ئىبادەت بولغانلىق ئېتىبارى بىلەن ئۇنىڭ پايدىسى زاكاتنى بەرگۈچى ۋە ئالغۇچى ھەر ئىككىسىگە ئورتاق بولغانىنىڭ سىرتىدا، پۈتۈن جەمئىيەتكە مەنپەئەتلىكتۇر. چۈنكى زاكات سۆزى لۇغەت ئېتىبارى بىلەن « پاكلاش» ۋە « ئۆستۈرۈش» دېگەن ئىككى مەنىنى بىلدۈرىدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن زاكاتنىڭ بۇ دۇنيالىق پايدىلىرىنى تۆۋەندىكىلەرگە قىسقارتىشقا بولىدۇ:

1. زاكات. پاكلاش مەنىسى بىلەن بايلارنى بېخىللىقنىڭ ئىللەتلىرىدىن پاكلاپ، ئۇلارنى مەرتلىك بىلەن سېخىيلىقتىن ئىبارەت ئېسىل ئەخلاقلارغا ئېرىشتۈرىدۇ. دۇنيادا مەرتلىك ماختىلىدىغان ئېسىل ئەخلاق بولغىنىدەك، بېخىللىق ھەرقانداق مىللەتنىڭ لۇغىتىدە سۆكىلىدىغان بىر رەزىل خۇلۇقتۇر. بېخىللىقنىڭ ئەڭ يامان بولغىنى شۇكى، ئۇ گاھىدا كىشىلەرنى پۇل. مالغا بېخىللىق قىلىپ ئۆزلىرىنىڭ ھاياتىنى ھالاك قىلىشقا، نومۇسلىرىنى بۇلغىشىغا سەۋەب بولىدۇ.

2. زاكات پاكلاش مەنىسى بىلەن، يوقسۇللارنىڭ، يېتىم. يېسىرلارنىڭ ۋە باشقىمۇ ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ كۆڭۈللىرىنى ئاللاھ تائالا ئاتا قىلغان پۇل. مالدىن ئۇلارغا چىقىم قىلىشقا بېخىللىق قىلىدىغان بايلارغا بولغان ئۆچلۈك، ئاداۋەت ۋە دۈشمەنلىك تۇيغۇلىرىدىن پاكلايدۇ. شۇنداقلا زاكات پاكلاش مەنىسى بىلەن جەمئىيەتنى يوقسۇللار بىلەن بايلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا يۈز بېرىدىغان زىددىيەتلەردىن، توقۇنۇشلاردىن ۋە قان تۆكۈشلەردىن پاكلايدۇ.

3. زاكات پاكلاش مەنىسى بىلەن بايلارنىڭ پۇل. ماللىرىنى يوقسۇللارنىڭ ھەقلىرىدىن پاكلايدۇ. چۈنكى زاكات يوقسۇللارنىڭ ھەققى. زاكىتى بېرىلمىگەن مال ناپاكتۇر.

4. زاكات پاكلاش مەنىسى بىلەن، زاكات بەرگۈچىنى گۇناھلىرىدىن پاكلايدۇ. چۈنكى زاكات. ئىبادەتتۇر. ھەر قانداق بىر ئىبادەتنى دۇرۇس شەكىلدە ئادا قىلغان كىشىنىڭ گۇناھلىرى شۇ ئىبادەت يۈزىسىدىن ئۆچۈرۈلىدۇ.

5. زاكات ئۆستۈرۈش مەنىسى بىلەن، زاكات بەرگۈچىنىڭ مال. دۇنياسىنى بەرىكەت بىلەن ئۆستۈرىدۇ. بەزىلەر مۇنداق سۇئال قويۇشى مۇمكىن: بېرىلگەن نەرسە كېمەيمەيستىن قانداقمۇ كۆپەيسۇن؟ ئۇلارغا جاۋاپ بېرىپ دەيمىزكى، زاكات بېرىلگەن مال. دۇنيادىكى ۋاقىتلىق كېمىيىش بولسا، شۇنداق تاشقى كۆرۈنۈش بولۇپ، ئەمما ھەقىقەتتە ئۇنىڭ ئارقىسىدا بەرىكەت ۋە ئۆسۈش باردۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر كىشىلەرنىڭ پۇل. مېلى ئىچىدە ئۆستۈرۈش ئۈچۈن بېرەر پۇل. مال بەرسەڭلار، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئۇ ئۆسمەيدۇ. ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ بەرگەن زاكىتىڭلار ھەسسىلەپ ئۆسىدۇ» (رۇم سۈرىسى 39. ئايەت)

6. زاكات ئۆستۈرۈش مەنىسى بىلەن، زاكات بەرگۈچىنىڭ مەنىۋىيىتىنى ئۆستۈرىدۇ. چۈنكى، باشقىلارغا ياخشىلىق قىلىدىغان، يوقسۇللارنىڭ غېمىنى يەيدىغان ئادەم ئۆزىنىڭ كۆڭلى. كۆكسىنىڭ كېڭەيگەنلىكىنى ۋە قولى ئۇزۇن، روھى ئۈستۈن بولۇپ كۆتىرىلگەنلىكىنى بىردىن

ھەس قىلىدۇ.

7- زاكات ئۇستۇرۇش مەنىسى بىلەن يوقسۇللارنىڭ، يېتىملارنىڭ ۋە باشقىمۇ ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ روھىنى كۆتىرىدۇ. چۈنكى، ئۇلارمۇ ئۆزلىرىنى جەمئىيەتتە يار- يۆلەكسىز، بىچارىلىكتە يارىتىلغانمىز، دەپ ھەس قىلىپ ھاياتلىقتىن ئۈمىتلىرىنى ئۈزمەستىن، بۇرادەرلىرىنىڭ ئۇلارنىڭمۇ يۆكلىرىنى يەڭگىللىتىدىغانلىقىنى، قىيىنچىلىقلىرىنى ھەل قىلىشقا ياردەملىشىدىغانلىقىنى ھەس قىلىدۇ- دە، ئۆزلىرىنى بەختلىك ھەس قىلىدۇ.

8- زاكات يوقىرىقى ھەر ئىككى مەنىسى بىلەن، ئىجتىمائىي باراۋەرلىكنى قوغداشنىڭ ۋاستىسىدۇر. قىسقىسى، ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىدە يېتىم- يېسىر، باقغۇچىسىز، ئاجىز، مېيىپ كىشلەرنىڭ يار- يۆلەكسىز قېلىشىنى جىددى بىر ئىجتىمائىي يېتەرسىزلىك دەپ قارايدۇ ۋە بۇنىڭغا ھەرگىزمۇ يول قويمايدۇ. مۇسۇلمان كىشى ھاياتلىققا كېرەكلىك بولغان ئېھتىياجلارنى قامداش يولىدا ئۆز مېھنىتى ۋە ھالال كەسپى بىلەن ئىشلەشكە بۇيرۇلغان. قېرىلىقتىن، ياكى ئاغرىقچانلىقتىن ئىشلەشكە قادىر بولالمىغان ياكى يېتىملىقتىن چارىسىز قالغانلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى مۇسۇلمانلار جامائەسى ھەمكارلىشىپ قامداشقا بۇيرۇلغان. زاكات ئەنە شۇنداق پاراۋانلىق ۋە باراۋەرلىك جەمئىيەتنىڭ كاپالىتىدۇر.

## 520. سۇئال: زاكات بەرمەسلىكنىڭ گۇناھى

پۇل- مالنىڭ ئەسلى ئىگىسى ئاللاھ تائالا بولۇپ، قولىمىزدىكىسى ئاللاھ تائالانىڭ بىزگە ئىنئام ۋە سىناق تەرىقىسىدە ئاتا قىلغىنىدۇر. پۇل- مال ياخشى ئىشلارنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى ياردەمچى بولغاندەك، گاھىدا كىشى ئۈچۈن تۈگمەس بالايى ئاپەت ۋە بەختسىزلىكلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى، پۇل- مال ئىگىلىرىنىڭ ئۆز قوللىرىدىكى پۇل- مالغا مۇناسىۋەتلىك بولغان ھەق- ھوقۇقلارنى تونۇماسلىقى ۋە ئۇنى يولىدا ئىشلەتمەگەنلىكلىرىدىن ئىدى. ئاللاھ تائالا ئىنسانلارغا مال- دۇنيانى ئاتا قىلىش بىلەن بىرگە ئۇنى ياخشى يوللارغا ئىشلىتىشكە ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ئۇنىڭدىكى ھەقلىرىنى تولۇق ئادا قىلىشقا بۇيرىغان.

ئاللاھ تائالا مۇسۇلمان پۇل ئىگىلىرىنى ئېھتىياج ئىگىلىرىگە خەير- ئېھسان قىلىشقا بۇيرىغىنىدىن باشقا، ئۇلارنىڭ مال- دۇنياسىدىن مۇئەييەن مىقدارىنى ئۇلارغا زاكات يولى بىلەن بۆلۈپ بېرىشنى پەرز قىلىپ بەلگىلىگەن. « ئۇلارنىڭ (يەنى مۇسۇلمان پۇل ئىگىلىرىنىڭ) پۇل- ماللىرىدا تىلەيدىغان پېقىرغا ۋە تىلىمەيدىغان پېقىرغا بېرىشكە تېگىشلىك بولغان مۇئەييەن ھەق(يەنى زاكات) باردۇر.» (مەئارىج سۈرىسى 24- 25- ئايەتلەر).

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمنىڭ كۆپلىگەن ئايەتلىرىدە زاكاتنى ئادا قىلىشنىڭ زۆرۈرلىكىنى تەكىتلىگەن ۋە زاكاتنى نەرمىگۈچىلەرنىڭ (ئاخىرەتتە) تەسەۋۋۇر قىلغۇسىز قاتتىق ئازاب- ئوقۇبەتلەرگە دۇچار بولىدىغانلىقىنى جاكارلىغان.

« ئاللاھ ئۆز پەزلىدىن بەرگەن نەرسىلەرگە (يەنى پۇل- مالغا) بېخىللىق قىلىدىغانلار بېخىللىقنى ئۆزلىرى ئۈچۈن پايدىلىق دەپ گۇمان قىلمىسۇن، ئەمەلىيەتتە، بۇ ئۇلار ئۈچۈن زىيانلىقتۇر. ئۇلارنىڭ بېخىللىق قىلغان نەرسىسى قىيامەت كۈنىدە ئۇلارنىڭ بوينىغا تاقاق قىلىپ سېلىنىدۇ.» (ئالئىمران سۈرىسى 180- ئايەت).

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەرقانداق بىر قەۋم زاكاتنى بەرمەيدىكەن، اللە ئۇلارنى قۇرغاقچىلىق ئاپىتىگە دۇچار قىلىدۇ. (ئەلئەۋسەت)

# ئىككىنچى باب. زاكاتنىڭ پەرزلىكى

## 521. سوئال: زاكاتنىڭ تونۇشتۇرۇلۇشى

زاكات ـ ئىسلام دىنىدا، مۇسۇلمان پۇل ـ مال ئىگىلىرىدىن ئېلىپ جەمئىيەتتىكى ئېھتىياج ئىگىلىرىگە بېرىش ئۈچۈن ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن بەلگىلەنگەن بىر دىنىي سېلىقتۇر.

«زاكات» دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن كۆپىيىش ۋە پاكلىنىش، دېگەن مەنالاردا كېلىدۇ. ئىستىلاھ جەھەتتىنمۇ بۇ ئىككى خىل مەنانى بېرىدۇ. چۈنكى زاكات، ماللىرىدىن زاكات ئايرىغان ئادەمنى خۇددى بېخىللىق كېسىلىدىن پاكلىنىغىنىدەك گۇناھلاردىنمۇ پاكالىيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ماللاردىن زاكات ئايرىش پەيغەمبەرلەرگە پەرز قىلىنمىغاندۇر. چۈنكى پەيغەمبەرلەر بېخىللىق كېسىلىدىن خالىيدۇر. زاكات يەنە ماللارنىڭ كۆپىيىشىگە ۋە ئاۋۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. «زاكات» دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن بىر ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ رىزالىقى ئۈچۈن مەلۇم مىقداردىكى بىر ماللارنى ئۆزىنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىن پۈتۈنلەي چىقىرىپ مۇسۇلمان بىر پېقىر ئادەمگە بېرىش، دېگەنلىك بولىدۇ. زاكاتتىن ئىبارەت بۇ ئىجتىمائىي پەرزنى ئادا قىلىش كاتتا ئىبادەتلەردىن سانالغىنىدەك، زاكات بېرىشكە ئىقتىدارى يېتىدىغان تۇرۇپ، ئۇنى ئادا قىلماسلىق ئەڭ ئېغىر گۇنادۇر.

## 522. سوئال: زاكاتنىڭ پەرز بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

زاكات تۆۋەندىكى شەرتلەرگە توشقان كىشىلەرگە پەرز بولۇپ بۆيرىلىدۇ:

1ـ مۇسۇلمان بولۇش. 2ـ بالاغەتكە يەتكەن بولۇش.

3ـ ئەقىل ـ هوشى جايىدا بولۇش. 4ـ مەلۇم مىقداردا پۇل ـ مالغا ئىگە بولۇش.

5ـ پۇل ـ مالغا ئىگە بولغىنىغا بىر يىل توشۇشى. 6ـ قەرزدار بولماسلىق.

## 523. سوئال: زاكاتنىڭ بالاغەتكە يەتكەن بولۇش مەسىلىسى

زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بالاغەتكە يەتكەن (يەنى 14 ياشقا تولغان) بولۇش شەرتتۇر. بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلارنىڭ ئىلكىدىكى زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتكەن پۇل ـ مالغا زاكات كەلمەيدۇ. بۇ ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ كۆرۈشى بولۇپ، شافىئىي، مالىكىي ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلارنىڭ ئىلكىدىكى زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتكەن پۇل ـ مالغىمۇ زاكات كېلىدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى شۇكى، زاكات ئىقتىسادىي ئىبادەت بولغانلىقى ئېتىبارى بىلەن ئۇنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بالاغەتكە يەتكەن بولۇش شەرت ئەمەس. بۇنىڭغا بىنائەن، بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلارنىڭ ئىگىلىكىدىكى پۇل ـ مېلىدىنمۇ زاكات ئايرىلىدۇ. ئۇلارنىڭ زاكىتىنى ئۇلارنىڭ ئىگىلىرى ئۇلارنىڭ مەخسۇس مېلىدىن ئايرىپ بېرىدۇ. ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ دەلىلى بولسا، زاكاتمۇ ناماز، روزا، ھەج ۋە باشقىمۇ ئىبادەتلەرگە ئوخشاش ئىسلام پەرزلىرىدىن بىرى بولغانلىقتىن ئۇنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈنمۇ بالىغ بولۇش شەرتتۇر. چۈنكى ئىسلام دىنىدىكى ئىبادەتلەرنىڭ ئادا قىلىنىشى ئۈچۈن بالىغ بولۇش شەرتتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇخلاۋاتقان كىشىنىڭ ئويغانغىچە، كىچىك بالىنىڭ بالاغەتكە يەتكۈچە، ساراڭنىڭ ساقايغىچە بولغان ئارىلىقتا قىلغان ـ ئەتكەنلىرى يېزىلمايدۇ. (تىرمىزى: 1423)

بۇ مەسىلىدە ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ دەلىلى كۈچلۈك بولغانلىقى ئۈچۈن بىزمۇ بۇ مەزھەبىنىڭ كۆرۈشىگە قوشۇلىمىز.

**524. سۇئال: زاكاتتىكى ئەقىل- ھوشى جايىدا بولۇش مەسىلىسى**

زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتكەن پۇل- مالغا ئىگە بولغان ساراڭلارغا زاكات پەرز بولمايدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنىدىكى ئىبادەتلەرنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭغا بۇيرۇلغۇچىنىڭ ئەقىل- ھوشى جايىدا بولغان بولۇشى شەرتتۇر. ساراڭلارمۇ بۇ مەسىلىدە بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلارغا ئوخشاشتۇر. مانابۇ، ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ كۆرۈشىدۇر.

ئەمما شافىئىي، مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرىگە كۆرە، ئەقىل ھوشى جايىدا بولمىغان ساراڭلارنىڭ زاكات بېرىش ئۆلچىمىگە يەتكەن پۇل- مېلى بولسا ئۇلارنىڭمۇ زاكات بېرىشى پەرز بولىدۇ. ئۇلارنىڭ پۇل- مېلىنىڭ زاكىتىنى ئۇلارنىڭ ئىگىلىرى ئۇلاردىن ۋەكىل بولۇپ ئۇلارنىڭ ماللىرىدىن بېرىدۇ. ھەر ئىككى مەزھەبنىڭ دەلىلى يۇقىرىقى، بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلارنىڭ مەسىلىسى توغرىلىق كەلتۈرۈلگەن دەلىللارنىڭ ئۆزىدۇر. بۇ مەسىلىدىمۇ ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ كۆرۈشى ئەمەل قىلىشقا ئەرزىيدۇ.

**525. سۇئال: زاكات ئۆلچىمىدىكى پۇل مالنىڭ مىقدارى**

ئىسلام شەرىئىتى زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بەلگىلىگەن مىقدارغا يەتمىگەن پۇل- مالغا ئىگە بولغان كىشىگە زاكات پەرز ئەمەس. چۈنكى زاكات بايلار ئۈچۈن بۇيرۇلغان بىر پەرزدۇر.

زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن، بەزى كىشىلەرنىڭ چۈشەنگىنىدەك ، ئاتالغان بايلاردىن ياكى مىليونېرلاردىن بولۇش شەرت ئەمەس. بەلكى زاكاتنى پەرز قىلىدىغان مىقدار شەرىئەتتە بايلىق دەپ سانالغان مىقدار بولۇپ، بۇنىڭدا بايلارنىڭ ۋە ئوتتۇرھاللارنىڭ ماددىي ياردىمى بىلەن ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ يۈكلىرىنى يەڭگىللىتىش كۆزدە تۇتۇلغان. مۇئەييەن مىقداردىن ئاز ئىقتىسادقا ئىگە بولغان كىشىلەرگە زاكات پەرز ئەمەستۇر. بىراۋنىڭ زاكات بېرىشكە سالاھىيەتلىك بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭ نورمالدىكى ئائىلە ئېھتىياجىدىن تاشقىرى يوقىرىقى زاكات ئۆلچىمىگە يەتكەن ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك مىقداردا پۇل- مېلى بولۇشى شەرتتۇر. بۇنىڭغا بىنائەن، ئۇنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجىدىكى كىيىم- كېچەكلىرى، ئۆي- ئىمارەتلىرى، ئىشلىتىۋاتقان ماشىنىلىرى زاكاتنىڭ پەرز بولۇش ئۆلچىمىگە كىرمەيدۇ. بەلكى ئۇنىڭ ئۆي- ئىمارەتلىرى قانچىلىك ھەشەمەتلىك، ئىشلىتىۋاتقان ماشىنىسى قانچىلىك قىممەت باھالىق بولۇپ كەتسۇن ئۇلارغا زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى بۇلار ئېھتىياجىنىڭ ئىچىدىكى شەيئىلەردۇر. شۇنىڭدەك، ئۆي جاھازلىرى، سانائەت ئەشيالىرى، كىتاب- ماتېرىياللىرى ۋە مۇجاھىدلارنىڭ قۇراللىرى زاكاتنىڭ پەرز بولۇش ئۆلچىمىگە كىرمەيدۇ ۋە زاكات كەلمەيدۇ. يوقىرىقىلار قولىنىش ئۈچۈن ئەمەس، تىجارەت ئۈچۈن تۇتۇلغان بولسا، ئۇلارغا ئەلۋەتتە زاكات كېلىدۇ.

**526. سۇئال: زاكاتتىكى «پۇل- مالغا ئىگە بولغانغا بىر يىل ئۆتۈش» مەسىلىسى**

زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن يېتەرلىك بولغان مۇئەييەن زاكات مىقدارىغا ئىگە بولغاندىن باشلاپ قەمەرىيە (ھجرىيە) يىل ھېسابىدا تولۇق بىر يىلنىڭ ئۆتىشى زاكاتنىڭ شەرتلىرىدىن بىرىدۇر. ئىگە بولغانغا بىر يىل تولۇق توشمىغان پۇل- مالغا زاكات كەلمەيدۇ.

ئەمما ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتىنى ئايرىش ئۈچۈن يىل ئۆتۈشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى ئۇلارنى يىغقان كۈنى ھېسابتۇر. مەدەنلەر ئۈچۈنمۇ ئۇلارنى چىقارغان كۈنى ھېسابقا ئېلىنىدۇ.

ئىسلام دىنى كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتىنى بىرىنچى ئورۇندا قويىدۇ. پۇل- مال ئىگىلىرىنى زىيانغا ئۇچرىتىشنى خالىمايدۇ. شۇڭا ئۇ بايلارغا زاكات چىقىرىشنى پەرز قىلىش بىلەن بىرگە، ئۇلارنىڭ زاكاتنى ئادا قىلىشىدىن بۇرۇن ئۇلارغا تولۇق بىر يىل ۋاقىت بەرگەن. مانا بۇ، ئۇلارنىڭ پۇل- ماللىرىنى تىجارەت ۋە باشقىمۇ يوللۇق ۋاستىلەر بىلەن ئۆستۈرۈۋېلىشى، ئاندىن زاكاتنى دەسمى مالدىن ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ چىققان پايدىسىدىن بېرىشى ئۈچۈن پۇرسەت يارىتىپ بەرگەنلىك بولۇشى ئېھتىمال. ئەگەر پۇل ئىگىلىرى ئۆزلىرىنىڭ دەسمىلىرىنى بۇيرۇلغان يوللار بىلەن ئۆستۈرۈشكە تىرىشمىغانلىقتىن ئۆستۈرەلمىگەن بولسا، ئۇ ئۆزلىرىنىڭ يېتەرسىزلىكىدىندۇر. ئەمما زاكات بۇ ھالەتتىمۇ ئۇلارنىڭ زىممىسىدىن ساقىت بولمايدۇ.

### 527. سۇئال: زاكاتتىكى قەرزدار بولماسلىق مەسىلىسى

زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن قەرزدار بولماسلىق شەرتتۇر. چۈنكى زاكات- نورمالدىكى ئېھتىياجىدىن تاشقىرى مۇئەييەن مىقدارغا يەتكەن پۇل- مالغا ئىگە بولغانلارغا بۇيرۇلغان پەرزدۇر. ھالبۇكى، قەرزدار بولغان ئادەم ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنىڭغا زاكات پەرز ئەمەستۇر. ئەگەر بىراۋنىڭ نورمال ئائىلە ئېھتىياجىدىن تاشقىرى زاكات بېرىش مىقدارىغا يېتىپ ئاشىدىغان پۇل- مېلى بولۇپ ئۇستىدە بۇ مىقدارنى بېسىپ چۈشىدىغان كۆلەمدە قەرز بولسا ئۇ باي ھېسابلانمايدۇ. بەلكى پېقىرنىڭ قاتارىغا كىرىدۇ. نەتىجىدە ئۇنىڭغا زاكات پەرز بولمايدۇ. ئەگەر بىراۋنىڭ قولىدا نورمال ئېھتىياجىدىن تاشقىرى پۇل- مېلى بار بولۇپ، ئۇستىدە قەرزمۇ بولسا، ئۇ ئاۋۋال قەرزىسىنى ئۆتەيدۇ، ئاندىن قەرزدىن ئاشقىنى زاكاتنىڭ پەرز بولۇش مىقدارىغا يەتسە ئۇنىڭدىن زاكات بېرىدۇ. ئەگەر ئۇ مىقدارغا يەتكۈدەك نەرسە قالمىسا ئۇنىڭغا زاكات كەلمەيدۇ.

### 528. سۇئال: زاكاتنى ئادا قىلىشنىڭ شەرتى

ئاللاھ تائالا بۇيرىغان ھەر قانداق بىر پەرزنى ئادا قىلىشنىڭ ئۆزى ئىبادەت بولغاندەك، زاكاتنى ئادا قىلىشمۇ كاتتا ئىبادەتتۇر. ھەر قانداق بىر ئىبادەتنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ئالدى بىلەن ئۇنىڭغا كۆڭۈلدە نىيەت باغلاش شەرت قىلىنغاندەك، زاكاتنى ئادا قىلىشتىمۇ ئۇنى نىيەت قىلىش شەرتتۇر. ئۇ بولسىمۇ، زاكات بەرگۈچىنىڭ زاكاتنى ئايرىغان ۋاقىتتا ئۆزىنىڭ زاكات بېرىۋاتقانلىقىنى كۆڭلىدە ھىس قىلىشى دېمەكتۇر. لېكىن زاكاتنى ئالغۇچى پېقىرلارنىڭ ئۇنىڭ زاكات ئىكەنلىكىنى بىلىشى شەرت ئەممەس. ھەتتا زاكات بەرگۈچى زاكات ئالغۇچىنىڭ كۆڭلىنى ئايىغانلىقتىن ئىچىدە زاكاتنى نىيەت قىلىپ تۇرۇپ، ئۇنى ئالغۇچىغا ھەدىيە ياكى ياردەم نامىلىرى ئاستىدا بەرسىمۇ زاكات ئادا تاپىدۇ. چۈنكى نىيەتنىڭ ئورنى قەلبتۇر. ئۇنى ئېلان قىلىش شەرت ئەمەس. پەقەت ئۇنىڭ زاكات ئىكەنلىكىنى ئاللاھ تائالانىڭ بىلىشى يېتەرلىكتۇر.

### 529. سۇئال: قەرزنى زاكاتقا سۇرۇپ بېرىش مەسىلىسى

بىراۋ بىرسىدىن قەرز ئالغان بولۇپ، ئۇنى ۋاقتىدا قايتۇرالمىغان بولسا، قەرز بەرگۈچىنىڭ مەزكۇر قەرزنى زاكاتقا ھېسابلىشى جائىز ئەمەس. چۈنكى ئۇ قەرزنى بەرگەن ۋاقتىدا زاكاتنى نىيەت قىلغان ئەمەس، بەلكى قەرز ھېسابىدا بەرگەن. بۇنداق شارائىتتا، قەرز بەرگۈچى ئۆزىنىڭ زاكاتقا بېرىش ئۈچۈن ئايرىغان پۇلنى قەرزدارغا زاكات نىيتى بىلەن بېرىپ بولۇپ، ئاندىن ئۇنىڭدىن قەرزىسىنى سورىسا ۋە ئالسا بولىدۇ.

ھەنبەلى مەزھىبىگە كۆرە زاكاتنىڭ نىيىتىنى زاكات بېرىشتىن ياكى زاكات بېرىلىدىغان

مىقدارنى ئۆمۈمى مالدىن ئايرىشتىن قىسقا بىر مۇددەت بۇرۇن قىلىشمۇ جائىزدۇر. چۈنكى، زاكاتنى ئۇنىڭغا ھەقلىق بولغان ئېھتىياج ئىگىلىرىگە يەتكۈزۈپ بېرىش ئىشىدا ئۆزى ئۈچۈن باشقىسىنى ۋەكىل قىلىش جائىزدۇر.

## 530. سۇئال: زاكاتنى ئادا قىلىشنىڭ ۋاقتى

نورمال ئائىلە ئېھتىياجىدىن تاشقىرى زاكات بېرىشكە تېگىشلىك بولۇش مىقدارىغا يەتكەن پۇل- مالغا ئىگە بولغان كىشىنىڭ ئۇنىڭغا ئىگە بولغىنىغا تولۇق بىر يىل تولۇشى بىلەن ئۇنىڭ زاكىتىنى كېچىكتۈرمەستىن ھامان ئادا قىلىشى بەلگىلىنىدۇ. بۇ پۈتۈن فىقھەشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقىدۇر. چۈنكى، زاكاتنى ئادا قىلىشنىڭ ۋاقتى بەلگىلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنى كېچىكتۈرۈش زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغان ئىھتىياج ئىگىلىرىنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن زىيانلىقتۇر. يەنە بىر تەرەپتىن پەرز بولۇپ بەلگىلىنىپ بولغان زاكاتنى ۋاقتىدا ئادا قىلمىغان كىشى ئۆزىگە ۋە باشقىلارغا كۆپ ھاللاردا زىيانكەشلىك قىلغان بولىدۇ. چۈنكى، مۇبادا ئۇ زىيانغا ئۇچراپ ياكى تىجارىتى بۇھرانغا ئۇچراپ پۇل- مالدىن ئايرىلىپ قالسا، بەلگىلىنىپ بولغان مەزكۇر زاكات ئۇنىڭ زىممىسىدىن ساقىت بولمايدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۇ ئۆزىنى ۋە ئېھتىياج ئىگىلىرىنى زىيانغا ئۇچراتقان بولىدۇ. شۇڭا زاكاتنى يىلىنىڭ توشۇشى بىلەن تەڭ كېچىكتۈرمەستىن بېرىش پەرزدۇر.

زاكىتىنى بېرىشكە تېگىشلىك پۇل- مالغا ئىگە بولغىنىغا بىر يىل تولماستىن، ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ قالغان كىشىگە زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى ئىگە بولغان پۇل- مالغا بىر يىل تولۇش زاكاتنىڭ پەرز بولۇپ بەلگىلىنىشى ئۈچۈن شەرتتۇر. ئەمما يىل توشقاندىن كېيىن زاكىتىنى ئېھتىياج ئىگىلىرىگە چىقىرىپ بېرىشتىن بۇرۇن ھالاك بولغان پۇل- مالنىڭ زاكىتى ئۇ كىشىنىڭ زىممىسىدا قالغان بولىدۇ. ئۇ پەقەت بېرىش بىلەنلا ئادا تاپىدۇ. چۈنكى، بۇ زاكات پۈتۈن شەرتلىرى تولۇق بولغان ۋە بېرىشلا قالغان زاكات بولغانلىقتىن، ئۇ كەچۈرۈم قىلىنمايدۇ. شۇڭىمۇ ئىسلام فىقھەشۇناس ئالىملىرى يىل توشقان ھامان زاكاتنى كېچىكتۈرمەستىن ئادا قىلىشنىڭ تولىمۇ زۆرۈرلىكىنى ھەممىسى بىردەك تەكىتلەيدۇ.

## 531. سۇئال: زاكاتنى يىل توشۇشتىن بۇرۇن ئادا قىلىشقا بولامدۇ؟

ئالدى بىلەن شۇنى كەسكىن ئېيتىش كېرەككى، ئىسلام دۇنياسىدىكى پۈتۈن فىقھەشۇناس ئالىملىرى زاكاتنى ۋاقتىدىن بۇرۇن ئادا قىلىشنىڭ جائىزلىقىدا ئىتتىپاقتۇر. ئۇلار بۇ ماۋزۇدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زاكاتنى يىل توشۇشتىن بۇرۇن بېرىشكە رۇخسەت قىلغانلىقىنى ئاساس قىلىدۇ. ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن زاكاتنى بىر يىل توشماي تۇرۇپ بېرىۋېتىشنى سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا رۇخسەت بەردى. (ئەبۇ داۋۇد: 1624)

ئىسلام پەرزلىرىدىن بىرى بولغان زاكاتنى ئادا قىلىش شۈبھىسىزكى ئەڭ ياخشى ئەمەل- ئىبادەتتۇر. بۇنداق ئىكەن، خالىغان كىشىنىڭ بىر يىللىق، ئىككى يىللىق ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك يىلنىڭ زاكىتىنى ئالدىنئالا بېرىشى جائىزدۇر ۋە ياخشى ئەمەلنى قىلىشقا ئالدىرىغانلىقىدۇر. خۇسۇسەن، مۇسۇلمانلارنىڭ بېشىغا قۇرغاقچىلىق يەر تەۋرەش، سەل، سوققۇش ۋە باشقىلار قاتارلىق پالاكەتلەر كەلگەن ۋاقىتلاردا ئۇلارنىڭ دەرتلىرىگە دەرمان بولۇش ئۈچۈن كېلىدىغان يىللارنىڭ زاكاتلىرىنى ئالدىنئالا بېرىش ئەلۋەتتە ياخشى ئىش بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئۇلۇغ ئىبادەتلەردىن سانىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ماۋزۇدا: « بىرەر مۇسۇلماننى بۇ دۇنيانىڭ

قىيىنچىلىقلىرىدىن بولغان بىرەر قىيىنچىلىقتىن چىقارغان كىشىنى ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنىنىڭ قىيىنچىلىقلىرىدىن چىقىرىدۇ» دەپ كۆرسەتكەن.

### 532. سۇئال: ئۇستىدە ئادا قىلىشقا تېگىشلىك زاكات قالغان ھالدا ئۆلگەن كىشى ھەققىدە

زاكات بېرىش شەرتىگە توشقان پۇل- مېلىنىڭ زاكىتىنى ئايرىشتىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ ئۇستىدە قالغان مەزكۇر زاكاتنى ئۇنىڭ ۋارىسلىرى بەرسە بولامدۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۇستىدە فىقھشۇناس ئالىملىرى ئىختىلاپقا چۈشكەن: شافىئىي ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، زاكات بېرىش شەرتلىرىگە توشقان پۇل- مېلىنىڭ زاكىتىنى بېرەلمەي ئۆلگەن كىشىنىڭ ۋارىسلىرى ئۇنىڭ قالدۇرغان پۇل- مېلىدىن ئۇنىڭ ئورنىدا زاكات بېرىشى كېرەك.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئايال پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! مېنىڭ ئانام ۋاپات بولدى. ئۇنىڭ گەدىنىدە نەزىر قىلغان روزا قالغان ئىدى، ئۇنىڭ ئۈچۈن مەن روزا تۇتسام بولامدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئېيتقىنە! ئەگەر ئاناڭنىڭ قەرزى بولسا، ئۇنى سەن تۆلىسەڭ، ئۇ قەرز ئادا بولامدۇ؟ دېگەن ئىدى، ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداق بولغانىكەن، ئۇنىڭ ئورنىدا روزا تۇتساڭ بولىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 1148)

يۇقىرىقى ئىككى مەزھەپ ۋەكىللىرى زاكاتنى روزىغا قىياس قىلىش ئارقىلىق زاكاتنىمۇ ئۇنىڭ ۋارىسلىرى ئۇنىڭ ئۈچۈن بېرىپ ئادا قىلسا بولىدۇ، دېگەن قاراشقا كەلگەن.

ئەمما ھەنەپىي مەزھىبىگە كۆرە، زاكات بەرمەي ئۆلگەن كىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ۋارىسلىرىنىڭ بېرىشى لازىم ئەمەس. ئەگەر ئۆلگۈچى ئۇستىدە قالغان زاكاتنى ئادا قىلىۋېتىش ئۈچۈن ۋارىسلىرىغا مەخسۇس ۋەسىيەت قىلغان بولسا، بۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ مىراس قالدۇرغان پۇل- مېلىنىڭ ئۈچتە بىرىدىن زاكات بېرىلىدۇ. چۈنكى زاكاتنى ئادا قىلىش ئىبادەتتۇر. ھەر قانداق بىر ئىبادەتنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن ئۇنى ئورۇنلىغۇچىنىڭ شۇنىڭغا نىيەت قىلىشى شەرت بولغاندەك، زاكاتنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈنمۇ ئۆلگۈچىنىڭ ئۇنى ئادا قىلىشنى نىيەت قىلغان، شۇ نىيىتىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ۋارىسلىرىغا بۇ ھەقتە ۋەسىيەت قىلغان بولۇشى شەرتتۇر. ھالبۇكى، ئۆلگۈچى ئۇستىدىكى زاكات توغرىلىق ۋەسىيەت قىلمىغان ۋە ئۇنىڭ ئۆلىشى بىلەن ئۇنىڭ مال- دۇنياسى ۋارىسلىرىنىڭ ھەققىگە ئايلانغان تۇرسا، ۋارىسلىرىنىڭ بېرىپ قويۇشى بىلەن ئۇنىڭ ئۇستىدىكى بۇ قەرز، يەنى زاكات قانداقمۇ ئادا تاپسۇن؟! ئىبادەتلەر ئەسلىدە ئىنسانلارنى سىناش، ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىتائەتچان بىلەن ئاسىينى ئايرىش ئۈچۈن پەرز قىلىنغان تۇرسا، ئۆلگۈچىنىڭ ئۆز ئىرادىسى ۋە ۋەسىيىتىسىز ھالدا باشقىسىنىڭ ئورۇنلاپ قويغان بۇ ئىبادىتى قانداقمۇ قوبۇل بولسۇن؟! شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ بۇ مەسىلىدە ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ قارىشىغا قوشۇلىمىز.

## ئۈچىنچى باب. زاكات كېلىدىغان ماللار

### 533. سۇئال: زاكات كېلىدىغان ماللار

زاكات كېلىدىغان ماللار تۆۋەندىكىچە:

1- نەق پۇل
2- تىجارەت ماللىرى

3ـ ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلار 4ـ چارۋا ماللىرى
5ـ يەر ئاستى بايلىقلىرى 6ـ دېڭىز بايلىقلىرى
7ـ شېرىكەت ھەسسىدارلىقى

### 534. سۇئال: نەق پۇل ـ زاكىتىنىڭ مىقدارى

ئالتۇن، كۈمۈش، يۈەن، تەڭگە، سوم، رىيال، دوللار ۋە باشقىمۇ چەلق پۇللىرى قاتارلىق نەق پۇلنىڭ زاكات مىقدارى 2.5% (يۈزدىن ئىككى يېرىم پىرسەنت)تۇر. يەنى نورمال ئائىلە ئېھتىياجىنىڭ سىرتىدا ئالتۇندىن 85 گىرام ئالتۇن ياكى 595 گىرام كۈمۈشى ياكى بۇنىڭ قىممىتىدە نەق پۇلى بولغان كىشىنىڭ ئومۇمىي نەق پۇلىدىن % 2.5 نى زاكاتقا بېرىشى پەرزدۇر. بۇ نىسبەت 40 دىن1 گە تەڭ يەنى 40مىڭ يۈەن خەلق پۇلىغا ئىگە بولغان كىشىگە مىڭ يۈەن زاكات ئايرىش پەرز بولۇپ بەلگىلىنىدۇ. مانابۇ، 2.5% گە تەڭدۇر. ئالتۇن بىلەن كۈمۈشتىن ئىبارەت بۇ ئىككى نەق پۇلنىڭ بىرىنىڭ زاكىتىنى يەنە بىرىدىن بېرىش جائىزدۇر. ئالتۇن بىلەن كۈمۈشنىڭ زاكىتى ئۈچۈن قەغەز پۇلدىن بېرىش جائىز بولغاندەك، ئۇنىڭ ئەكسىمۇ، يەنى خەلق پۇلنىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئالتۇن ياكى كۈمۈشتىن بېرىشمۇ جائىزدۇر.

### 535. سۇئال: تىجارەت ماللىرىنىڭ زاكىتى

تىجارەت ماللىرىـ تىجارەت ۋە باشقىمۇ قانۇنلۇق يوللار بىلەن ئۆستۈرۈش ئۈچۈن تەييارلىغانماللار دېمەكتۇر. پۈتۈن فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە تىجارەت ماللىرىغا زاكات كېلىدۇ. مەسىلەن: بىراۋنىڭ ئۆزى قوللىنىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى سېتىش ياكى كىراغا قويۇش ئۈچۈن تۇتۇلغان زېمىن، ئۆي ـ ئىمارەت، دۇكان، كىيىمـ كېچەك، ماي، ئۇن، گۈرۈچ، رەخت ۋە باشقىلار قاتارلىق تىجارەت ماللىرىنىڭ ھەممىسىگە زاكات كېلىدۇ. بۇ ماللارغا ئىگە بولغانغا بىر يىل توشقان ھامان ئۇلارنىڭ ھەممىسى نەق پۇلغا سۇندۇرۇلۇپ، نەق پۇلغا زاكات بېرىش مىقدارى بويىچە، 2.5% زاكات بېرىلىدۇ. چۈنكى تىجارەت ماللىرىمۇ نەق پۇلنىڭ ئورنىدىدۇر. پۇلـ مالنى ئۆستۈرۈش نىيىتى بىلەن تۇتۇلغان يەرـ زېمىن، ئۆيـ ئىمارەت، يېمەكـ ئىچمەك، كىيىمـ كېچەك، رەختـ ماتېرىيال، قاتناش قۇراللىرى، ئۆي سايمانلىرى ۋە باشقىلارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن زاكات ئايرىش پەرزدۇر.

**536. سۇئال: تىجارەت ماللىرىنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىشتا رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك قائىدىلەر**

تىجارەت ماللىرىنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىشتا تۆۋەندىكى قائىدىلەرگە رىئايە قىلىش تەلەپ قىلىنىدۇ:

1ـ تىجارەتنى باشلىغانغا تولۇق بىر يىل توشقاندىن كېيىن، قولدىكى تۈرلۈك ماللارنىڭ ھەممىسىنى قوشۇپ شۇ دۆلەتتە ئېقىۋاتقان خەلق پۇلىغا سۇندۇرۇلىدۇ.

2ـ تىجارەت ماللىرىنىڭ خەلق پۇلىغا سۇندۇرۇلغان ئومۇمىي پۇل مىقدارىغا يېنىدىكى نەق پۇللارنى قوشىدۇ.

3ـ يۇقىرىقى ئومۇمىي پۇل مىقدارىدىن 2.5% زاكات بېرىلىدۇ.

**537. سۇئال: قەرزى بار ئادەمنىڭ زاكاتنى قانداق ئايرىدىغانلىقى مەسىلىسى**

ئەگەر زاكات بەرگۈچىنىڭ ئۈستىدە قەرز بولسا، بېرىلىدىغان زاكات مىقدارىنى ھېسابلاپ چىقىشتىن بۇرۇن ئۈستىدىكى قەرز مىقدارىنى ھېسابتىن چىقىرىۋېتىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئورتاقلىرىدىن بىرىنىڭ ئۈستىدە ئۇنىڭ قەرزىسى بولسا، بۇ قەرزنى ئومۇمىي پۇلنىڭ ھېسابىغا

كىرگۈزۈپ تۇرۇپ زاكات بېرىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ باشقىلار ئۈستىدىكى قەرزىسىنىڭ زاكىتىنى شۇ قەرزىسىنى تاپشۇرۇپ ئالغانغا قەدەر كېچىكتۈرسىمۇ بولىدۇ.

## 538. سوئال: يىل ئىچىدىكى كىرىمنىڭ مەسىلىسى

بىز يوقىرىدا زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن زاكات ئۆلچىمىگە يېتەرلىك پۇل- مالغا ئىگە بولغانغا تولۇق بىر يىل توشۇشى شەرت دېگەنىدۇق. ئەمما تىجارەت ئەسناسىدا قولغا كىرىپ تۇرىدىغان ماللارنىڭ ھەر بىرى ئۈچۈن ئايرىم يىل ساناشقا ھاجەت يوق. پەقەت يىل بېشى ۋە ئاخىرى ھېسابقا ئېلىنىدۇ. يىلنىڭ ئاخىرىدا قولغا كەلگەن پۇل- مالنىڭ ھەممىسىگە بىراقلا زاكات بېرىلىدۇ. مەسىلەن: ئايدا مىڭ يۈەن مائاش ئالىدىغان بىر كادىر ياكى ئىشچىنىڭ ئالغان مائاشى ئۆزىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئايلىق خىراجىتىدىن ئېشىپ ئۇ ھەر ئايدا 400 ياكى 500 يۈەندىن ئىقتىساد قىلغان بولسا، يىل ئاخىرىدا ئۇنىڭ قولىدا بولغان ئومۇمىي پۇل مىقدارىدىن زاكات بېرىدۇ. ئۇنىڭ قولىدا يىل بېشىدا 1000 يۈەن بولۇپ، يىل ئاخىرىغا كەلگەندە بۇ مەبلەغ3000 يۈەنگە يەتكەن بولسا، زاكات بېرىشتە يىل ئاخىرىدىكى قولىدا مەۋجۇت بولغان مەبلەغ ھېساب قىلىنىدۇ يەنى 3000 يۈەندىن زاكات بېرىدۇ. چۈنكى قولغا چۈشكەن ھەر بىر قىممىلىق مەبلەغ ئۈچۈن ئايرىم- ئايرىم يىل ساناش قىيىن ئىشتۇر. يەنە بەزىدە كىشىنىڭ قولىغا ئاز- ئازدىن پۇل كىرىپ تۇرىدۇ. قولغا كىرگەن ھەر قىممىلىق پۇلنىڭ ۋاقتىنى بىلىش ۋە ھەر قېتىم كىرگەن پۇل ئۈچۈن يىل ساناش ھەقىقەتەن قىيىن ئىشتۇر. شۇڭا يىلنىڭ ئاخىرىدا قولىدا مەۋجۇت بولغان مەبلەغدىن زاكات بېرىلىدۇ. تىجارەتچىلەرمۇ شۇنداق قىلىدۇ. چۈنكى ھەر ئايدا قولغا كىرىم كىرىپ تۇرىدىغان تىجارەتچى ئۈچۈن ھەر قېتىم قولغا كەلگەن پۇل- مالغا ئايرىم يىل ساناش ۋە ھەر قېتىمدا كىرگەن پۇل ئۈچۈن ئايرىم بىر يىلنى توشقۇزۇش تولىمۇ قىيىندۇر. شۇڭا تىجارەتچى، كادىر، ئىشچى ۋە باشقىمۇ كەسىپدارلار زاكاتنىڭ پەرز بولۇشىغا يېتەرلىك مىقداردا پۇل- مالغا ئىگە بولغىنىغا تولۇق بىر يىل تولغاندىن كېيىن، يىل ئاخىرىدا قولىدا بار بولغان ئومۇمىي پۇل مىقدارىنىڭ زاكىتىنى چىقىرىدۇ. ئەمما يىل ئوتتۇرىسىدىكى ئۆسۈش ياكى كېمىيىشلەر ھېسابقا ئېلىنمايدۇ. پەقەت زاكات بېرىدىغان ۋاقىتتا قولىدا بولغىنى ھېسابتۇر.

## 539. سوئال: ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرى ھەققىدە

يۇقىرىدا، ئۆزىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ نورمال ئېھتىياجىدىن تاشقىرى پۇل-مالغا ئىگە بولغان كىشى ئۈچۈن زاكاتنىڭ پەرز بولىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ نورمال ئېھتىياجلىرىدىن سانىلىدىغان ئىگىدارچىلىقىغا زاكات كەلمەيدىغانلىقىنى سۆزلىگەنىدۇق. بۇ پرىنسىپلارغا ئاساسەن، ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرى ئۇلارنىڭ نورمالدىكى ئېھتىياجلىرىدىن سانىلامدۇ ياكى ئېھتىياج سىرتىدىكى بايلىقلاردىن سانىلامدۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە جىدىي ئىختىلاپ قىلىشقان: ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىنى ئۇلارنىڭ نورمال ئېھتىياجلىرىدىن سانىغانلار ئۇلارغا زاكات كەلمەيدۇ، دەپ قارار قىلغان. بۇنى دېگەنلەر شافىئىي، مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرى. ساھابىلاردىن ئىبنى ئۆمەر، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ۋە جابىرلاردۇر. ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىنى ئۇلارنىڭ نورمال ئېھتىياجىنىڭ سىرتىدىكى بايلىق دەپ قارىغانلار ئۇلارغا زاكات كېلىدۇ، دەپ قارار قىلغان. بۇنى دېگەنلەر ھەنەپىي مەزھىبى ۋە ساھابىلاردىن ئىبنى مەسئۇد، ئىبنى ئابباس ۋە سەئىد ئىبنى مۇسەييەبلەردۇر. تۆۋەندە ھەر ئىككى مەزھەبنىڭ دەلىللىرى قىسقىچە بايان قىلىنىدۇ:

بىرىنچى مەزھەب، ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كەلمەيدۇ، دېگۈچىلەرنىڭ دەلىللىرىدىن:

1ـ ئايالالر ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك بۇيۇملاردىن ياسالغان زىننەت بۇيۇملىرىنى قوللىنىشقا ئېھتىياجلىقتۇر. بۇنداق قىلىش ئۇالرنىڭ نورمالدىكى يېمەك- ئىچمەك، كىيىم- كېچەك ۋە باشقىمۇ زۆرۈر ئېھتىياجلىرىغا ئوخشاش ئېھتىياجلىرىدىكى ئىشتۇر. ئالالھ تائاال قۇرئان كەرىمدە، قىزالرنى ئالالھنىڭ قىزلىرى، دەپ شېرىك كەلتۈرگۈچى مۇشرىكالرغا رەددىيە بەرگەن سۆزىدە مۇنداق دېگەن: « ئۇالر ئالالھقا زىننەت بۇيۇملىرى ئىچىدە چوڭ بولىدىغان، مۇنازىرىدە مەقسىتىنى ئوچۇق بايان قىاللمايدىغان قىزالرنى مەنسۇپ قىالمدۇ؟» (زۇخرۇف سۈرىسى 18- ئايەت).

ئالالھ تائاال يوقىرىقى ئايەتتە زىننەت بۇيۇملىرىنى ئايال جىنسىنىڭ كېرەكلىك ئەشيالىرىدىن قىلىپ كۆرسەتكەن. بۇنداق ئىكەن، ئاياللارنىڭ ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك نەرسىلەردىن ياسالغان زىننەت بۇيۇملىرى ئۇالرنىڭ كەم بولسا بولمايدىغان تەبىئىي ئېھتىياجلىرىدىن سانىلىدۇ. شۇڭا ئۇالرغا زاكات كەلمەسلىكى كېرەك. ئەگەر ئاياللار يوقىرىقى زىننەت بۇيۇملىرىنى تىجارەت بىلەن ئۆستۈرۈش مەقسىتىدە تۇتقان ۋە ساقلىغان بولسا ئۇنىڭغا ئەلۋەتتە زاكات كېلىدۇ.

2ـ ئىمام مالىك ، ئائىشە رەزىيەلالھۇ ئەنھا ئۆزىنىڭ قېرىندىشى مۇھەممەدنىڭ يېتىم قىزلىرىنى باقاتتى، ئۇالرنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىدىن زاكات بەرمەيتتى ۋە ئابدۇلال ئىبنى ئۇمەرنىڭ قىزلىرى ۋە چۆرىلىرى ئالتۇن بۇيۇملىرىنى تاقايتتى. ئابدۇلال ئىبنى ئۇمەر بۇالرنىڭ زاكىتىنى چىقارمايتتى. دېگەن ھەدىسالرنى رىۋايەت قىلغان. ئابدۇراھمان ئىبنى قاسىم دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئائىشە رەزىيەلالھۇ ئەنھا ئاكىسىنىڭ يېتىم قالغان قىزلىرىنى بېقىۋالغان بولۇپ، ئۇالرنىڭ زىبۇ- زىننەتلىرى بار ئىدى، لېكىن ئۇ ئۇالرنىڭ زىبۇ ـ زىننەتلىرىنىڭ زاكىتىنى بەرمەيتتى. (مالىك: 584)

يۇقىرىقى ھەدىسالردا كۆرگىنىمىزدەك بەزى ساھابىالرمۇ ئاياللارنىڭ ئۆزلىرى قوللىنىۋاتقان زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كەلمەيدۇ، دەيدىغان پىكىردە ئىدى. ئەگەر ئاياللارنىڭ بۇ زىننەت بۇيۇملىرى ئۆز ئېھتىياجلىرىنىڭ سىرتىدا بولۇپ ئۇالرنى قوللانمىسا ياكى زاكات بېرىشتىن قېچىپ نەق پۇللىرىغا بۇ بۇيۇمالرنى ئېلىپ ساقلىغان بولسا، پۈتۈن ئىسالم فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن ئۇنىڭغا زاكات كېلىدۇ.

ئىككىنچى مەزھەب، ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈن زاكات پەرز بولىدۇ، دېگۈچىلەرنىڭ دەلىللىرى مۇنداق: پەيغەمبەر سەللەلالھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا يەمەنلىك بىر ئايال قىزى بىلەن كەلدى. قىزىنىڭ قولىدا چوڭ ئىككى ئالتۇن بىلەيزۈك بار ئىكەن، پەيغەمبەر سەللەلالھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇنىڭ زاكىتىنى بېرەمسەن؟ دەپ سورىدى، ئۇ ئايال: ياق، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر سەللەلالھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قىيامەت كۈنى، اللەنىڭ قولۇڭغا ئوتتىن ئىككى بىلەيزۈك سېلىپ قويۇشىنى خاالمسەن؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئايال ئىككى بىلەيزۈكنى چىقىرىپ، پەيغەمبەر سەللەلالھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بەردى ۋە: بۇ، الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلى مۇھەممەد (سەللەلالھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم) نىڭدۇر، دېدى. (نەسائى: 2479)

ئابدۇلالھ ئىبنى شەدداد ئىبنى ھادى مۇنداق دېگەن: بىز ئائىشە رەزىيەلالھۇ ئەنھانىڭكىگە

كىرگەن ئىدۇق، ئۇ مۇنداق سۆزلەپ بەردى: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنىڭ قىشىمغا كىرىپ، قولۇمدىكى چوڭ - چوڭ كۈمۈش ئۈزۈكلەرنى كۆرۈپ: ئى ئائىشە! بۇ نېمە؟ دەپ سورىدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ ! مەن بۇلارنى ساڭا چىرايلىق كۆرۈنۈش ئۈچۈن ياساتتىم، دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇلارنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلامسەن؟ دەپ سورىدى، مەن: ياق (ياكى الله خالىسا)، دېسەم: بۇنىڭ ۋابالىدىن ئوتقا كىرىسەن، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 1565)

بۇ ھەدىستىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇسۇلمان ئاياللارنى زىننەت بۇيۇملىرىنىڭ زاكىتىنى بېرىشكە بۇيرۇغانلىقى ئىپادىلىنىدۇ.

يۇقارىقىلار ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىنىڭ زاكىتى توغرىلىق ئۆز كۆرۈشلىرىنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈن كەلتۈرگەن دەلىللىرى بولۇپ، شافئى، مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرىنىڭ ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كەلمەيدۇ دېگەن رايىدا ئاياللار ئۈچۈن ئۇڭايلىق ۋە كەڭچىلىك باردۇر. ئەمما ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كېلىدۇ، دېگەن رايى دەلىل جەھەتتە كۈچلۈكتۇر. بۇنىڭدا ئېھتىياتچانلىق كۆزدە تۇتۇلغان.

يۇقارىقى ئوخشاش بولمىغان مەزھەب كۆرۈشلىرىگە ئاساسلىنىپ دەيمىزكى، ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈن مۇتلەق زاكات كەلمەيدۇ دېيىش، پۇرسەتپەرەسلەر ئۈچۈن زاكات بېرىشتىن قېچىش ئىشىكىنى ئېچىپ بەرگەنلىكتۇر. نەتىجىدە، بەزى كىشىلەر زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كەلمەيدۇ دېگەننى باھانە قىلىپ بار پۇلغا ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقا قىممەتلىك ئەشيالاردىن ياسالغان زىننەت بۇيۇملىرىنى سېتىۋېلىپ ساقلاش ئارقىلىق زاكات پەرزىنى ئادا قىلىشتىن باش تارتىشتا غەلىبە قىلغان بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن پېقىر ، يېتىم- يېسىر ۋە مۇندىن باشقىمۇ ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ھەقلىرىنى زايا قىلغان بولىدۇ.

شۇڭا ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ دەلىللىرىنى بىرلەشتۈرگەن ھالدا دەيمىزكى، بىلەيزۈك، ئۈزۈك، بۇلوپكا ۋە باشقىمۇ زىننەت بۇيۇملىرىدىن ئىبارەت ئادەتتە ئاياللار ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولمايدىغان ۋە نورماللىقتىن چەتنەپ كەتمىگەن ھالدىكى زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈن زاكات كەلمەيدۇ. ئەمما ئادەتتىكى نورماللىقتىن ئېشىپ كەتكەن، نورمال ئېھتىياجىنىڭ سىرتىدا بولۇپ، ئۇنى قوللانماستىن نەق پۇل ئورنىدا ساقلىغان ياكى قىممىتى نورمال باھادىن پەۋقۇلئاددە يوقىرى: ئون مىڭ ھەتتا يۈزمىڭ دوللارلىق قىممەتكە ئىگە زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈن زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى شۈبھىسىزدۇر. ( « زاكات پەرزى» م.ئەلى سابۇنىي 48- بەت)

ئىمام خەتتابىي « ھەدىس ئىلىملىرى» ناملىق ئەسىرىدە مۇنداق دېگەن: « قۇرئان كەرىمنىڭ زاكات ھەققىدە كەلگەن ئومۇمىي ئايەتلىرى ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈن زاكات كېلىدۇ، دەيدىغانلارنىڭ پىكىرلىرىنىڭ ھەقلىقىنى كۈچلەندۈرىدۇ. ھەدىسلارمۇ شۇنداق. ئېھتىياج يۈزىسىدىن بولسىمۇ ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىشى كېرەك.» («ھەدىس ئىلىملىرى» خەتتابىي 1- جىلد 291- بەت)

ئىبنى قۇدامە « ئەل مۇغنى» ناملىق ئەسىرىدە مۇنداق دېگەن: « ئاياللارنىڭ ئادەتتە ئۆزلىرى قوللىنىۋاتقان زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈ ن زاكات كەلمەيدۇ. ئەمما پۇلغا ئېھتىياج تېپىلغاندا سېتىپ خەجلەش نىيىتى بىلەن ساقلاپ قويۇلغان زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈن زاكات كېلىدۇ. شۇنىڭدەك، زاكات بېرىشتىن قېچىش نىيىتىدە سېتىۋالغان زىننەت بۇيۇملىرىغىمۇ زاكات كېلىدۇ، ئەلۋەتتە

پەقەت ئۆزى ئىشلىتىش ئۈچۈن تۇتقانلىرىدىنلا زاكات ساقىت بولىدۇ. ئېقىۋاتقان ئادەتكە ئويغۇن هالدا ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك ئەشيالاردىن ياسالغان بىلەيزۈك، ئۈزۈك بۇلۇپكا ۋە باشقىلار قاتارلىق زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كەلمەيدۇ. ئەمما ئېقىۋاتقان ئادەتكە خىلاپ بولغان زىننەت بۇيۇملىرىغا زاكات كېلىدۇ. (« ئېھتىياجنى قاندۇرغۇچى ئىلىم» 4- جىلد 220- بەت:ئىبنى قۇدامە)

يۇقارىقىلار ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئاياللارنىڭ زىننەت بۇيۇملىرىنىڭ زاكىتى ھەققىدىكى كۆزقاراشلىرى بولۇپ، ئۇلار بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپقا چۈشكەن بولسىمۇ، ئاياللارنىڭ نورمال ئېھتىياجلىرىنىڭ سىرتىدا بولغان، پۇل ئورنىدا ساقلانغان ۋە باھاسى پەۋقۇلئاددە قىممەتلىك بولغان زىننەت بۇيۇملىرى ئۈچۈن زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكىدە ھەممە بىردەك ئىتتىپاقتۇر. زاكات ئەسلىدە مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىدىكى پېقىرلارنىڭ، يېتىم- يېسىرلارنىڭ ۋە باشقىمۇ ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ يۈزلىرىنى كۈلدۈرۈش، ئۇلارنىڭ يۈكلىرىنى بىر ئاز بولسىمۇ يەڭگىللىتىش ئۈچۈن پەرز قىلىنغان مۇھىم بىر پەرزدۇر. زاكات بېرىش بەرمىگەندىن ئەلۋەتتە ياخشى ۋە ئەۋزەلدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئاندا، ئاللاھ يولىدا بىر يۈەن سەرپ قىلغان كىشىگە 700 ھەسسە ۋە خالىسا ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ بەرىكەت ۋە ساۋاب بېرىدىغانلىقىنى ۋەدە قىلغان. شۇڭا بۇ مەسىلىدە ھەركىم ئۆزىنىڭ ۋىجدانى بىلەن ھېسابلىششى ۋە مۇسۇلمانلىق سۈپىتى بىلەن شۈبھىلەردىن يىراق بولۇپ ئېھتىيات بىلەن ئىش كۆرىشى تولىمۇ زۆرۈردۇر. ئاياللار زىننەتلىنىش ئۈچۈن قوللىنىدىغان ئالماس، مەرۋايىت ۋە زەبەرجەدلەرمۇ شەرىئەت نەزەرىدە، يوقىرىدا بايان قىلىنغان ئالتۇن، كۈمۈشتىن ياسالغان زىننەت بۇيۇملىرىغا ئوخشاش بولۇپ، قوللىنىۋاتقانلىرىغا زاكات كەلمەيدۇ. ئېھتىياجىنىڭ سىرتىدا بولۇپ پۇل ئورنىدا ساقلانغانلىرىغا زاكات كېلىدۇ. زىننەت بۇيۇملىرىنىڭ زاكىتىنى خەلق پۇلىدىن بەرسە بولىدۇ. زاكات بېرىش مىقدارى نەق پۇلنىڭ زاكات مىقدارى بويىچە، 2.5% (يۈزدىن ئىككى يېرىم پىرسەنت)دۇر.

## 540. سۇئال: باشقىلارنىڭ ئۈستىدىكى قەرزنىڭ زاكىتى

باشقىلارنىڭ ئۈستىدىكى قەرز ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ:

1- ئىشەنچلىك، دىيانەت ۋە ئۈستىدىكى قەرزنى ئېتىراپ قىلغان بىرىنىڭ ئۈستىدىكى قەرز بولۇپ، بۇنىڭغا پۈتۈن فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە، زاكات پەرزدۇر. چۈنكى ئىشەنچلىك قولدىكى قەرز ئۆز ئىگىسىنىڭ قولىدا بولغان نەق پۇلغا ئوخشاشتۇر. ئەمما بۇخىل قەرزنىڭ زاكىتى كىشىنىڭ قولىدىكى پۇل-ماللىرىنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلغان ۋاقىتتا بىرگە ئادا قىلىدىغان پەرزمۇ ياكى قەرزنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن ئادا قىلىنىدىغان پەرزمۇ؟ دېگەن مەسىلىدە مەزھەب پېشۋالىرى ئىختىلاپ قىلىشقان:

شافىئىي مەزھىبىگە كۆرە، كىشى باشقىلاردىكى قەرزىسىنى تاپشۇرۇپ ئالمىغان بولسىمۇ قولىدىكى پۇل- ماللىرىنىڭ زاكىتىنى ئايرىغان ۋاقىتتا، ئىشەنچلىك كىشىدىكى قەرزىسىنىمۇ ھېسابلاپ ھەممىگە بىرلا زاكات ئايرىيدۇ. چۈنكى ئىشەنچلىك كىشىدىكى قەرز ھامان بىر كۈنى قولىغا كېلىدىغان پۇلدۇر. ئۇ خۇددى ساندۇقتا ساقلانغان نەق پۇلغا ئوخشاشتۇر.

ھەنەپىي ۋە مالىكى مەزھەبلىرىگە كۆرە، كىشىنىڭ باشقىلاردىكى قەرزىسىگە زاكات بېرىش پەرز. بىراق ئۇنى ئادا قىلىش ۋاقتىنى قەرزنى تاپشۇرۇپ ئالغان ۋاقىتقا قەدەر كېچىكتۈرسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى ئۇ قولىدا نەق بولمىغان مالنىڭ (يەنى قەرزنىڭ) زاكىتىنى ئالدىن بېرىشكە مەجبۇر ئەمەس.

قەرزلىرىنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، ئۆتكەن يىللارنىڭ زاكىتىنى بىراقلا بەرسە بولىدۇ.

2ـ ئىشەنچسىز ياكى ئۇستىدىكى قەرزنى تېخى ئېتىراپ قىلمىغان بىرىنىڭ ئۇستىدىكى قەرز بولۇپ، بۇنىڭغا ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالمىغىچىلىك زاكات پەرز بولمايدۇ. ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، شۇ بىر يىلنىڭلا زاكىتىنى بېرىشى پەرزدۇر. چۈنكى مۇنداق خىلدىكى قەرز ئۇنى تاپشۇرۇپ ئېلىشتىن بۇرۇن يوقنىڭ ئورنىدا بولۇپ، تاپشۇرۇپ ئېلىنغاندىن كېيىن قەرز بەرگۈچىنىڭ ئىلكىگە يېڭىدىن كىرگەن بولىدۇ. شۇڭا ئۇ شۇ بىر يىلنىڭلا زاكىتىنى ئادا قىلىشقا بۇيرۇلىدۇ.

## 541. سۇئال: چارۋا ماللىرىنىڭ زاكىتى

بۇ ماۋزۇدىكى چاۋار ماللىرىدىن تۆگە، كالا، قوي ۋە ئۆچكە قاتارلىق گۆشى يېيىلىدىغان ھايۋانلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « سىلەرگە (بۇ سۈرىدە تۆۋەندە) ئوقۇپ بېرىلىدىغانلاردىن باشقا، ھايۋانلار، (يەنى تۆگە، كالا، قويلار) نىڭ ھەممىسىنى (زەبھى قىلىنغاندىن كېيىن يېيىش) ھالال قىلىندى. (مائىدە سۈرىسى 1ـ ئايەت)

بۇ ئايەتتە بايان قىلىنغان چارۋا ماللىرىدىن يايلاقتا قويۇپ بېرىپ باقىلىرىغا زاكات بېرىش پەرزدۇر. ئەمما ئۆيدە باقىلىرىغا بوداقچىلىق قىلىش ئۈچۈن تۇتۇلمىغان بولسا زاكات كەلمەيدۇ. شۇنىڭدەك، ئېشەك، خېچىر قاتارلىق گۆشى يېيىلمەيدىغان ھايۋانلارغىمۇ زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى ئۇلار ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ ئۇلارنىڭ ئۇستىگە مىنىشى ۋە يۈكلىرىنى ئارتىشى ئۈچۈن ياراتقان جانلىقلاردۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: « ئاللاھ ئاتنى، خېچىرنى ۋە ئېشەكنى مىنىشىڭلار ۋە زىننەت ئۈچۈن ياراتتى» (نەھل سۈرىسى 8ـ ئايەت)

## 542. سۇئال: چارۋا ماللىرىغا زاكات كېلىشىنىڭ شەرتلىرى

چارۋا ماللىرىغا زاكاتنىڭ پەرز بولۇشىنىڭ شەرتى ئۈچ بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

بىرىنچى شەرت: يىلنىڭ ھەممىسىدە ياكى ئۇنىڭ كۆپرەكىدە يايلاقلاردا قويۇپ بېرىپ بېقىلغان بولۇشى. چارۋا ماللىرىنىڭ زاكىتىدا، ئۇلارنىڭ يىلنىڭ ھەممىسىدە ياكى ئۇنىڭ كۆپرەكىدە يايلاقلاردا قويۇپ بېرىپ بېقىلغان بولۇشىنى شەرت قىلىنغانلىقىنىڭ ھېكمىتى شۇكى، يايلاقلاردا قويۇپ بېرىپ بېقىلغان ماللار ئىگىسىدىن ئارتۇق چىقىم تەلەپ قىلمايدۇ. ئەمما ئۆيدە بېقىلغان ماللارنىڭ چىقىملىرى جاپالىرى كۆپ بولىدۇ. شۇڭا ئىسلام دىنى مال ئىگىلىرىنىڭ مەنپەئەتىگە رىئايە قىلىنغانلىقتىن ئۆيدە بېقىلغان ماللارغا زاكات بېرىشنى پەرز قىلمىغان.

ئىككىنچى شەرت: چارۋا ماللىرىغا ئىگە بولغانغا تولۇق بىر يىل تولغان بولۇشى بولۇپ، ئىسلام دىنى مال ئىگىلىرىنىڭ ئەسلىي ماللىرىنى زاكات ئۈچۈن چىقىم قىلماسلىقى، بەلكى بىر يىل ئىچىدە نەسىللىنىپ كۆپەيگەنلىرىنىڭ بىر قىسمى بىلەن زاكاتنى ئادا قىلىشنى كۆزلەپ بۇ شەرتنى بەلگىلىگەن.

ئۈچىنچى شەرت: چارۋا ماللىرىنىڭ زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن يېتەرلىك ئۆلچەمگە يەتكەن بولۇشى بولۇپ، چارۋىلارنىڭ تۈرى ۋە سانى ئېتىبارى بىلەن ئۇلارغا كېلىدىغان زاكات مىقدارىمۇ ئوخشاش بولمايدۇ.

## 543. سۇئال: تۆگىنىڭ زاكات ئۆلچىمى

بەش تۆگىگە بىر قوي، ئون تۆگىگە ئىككى قوي، 15 تۆگىگە ئۈچ قوي، 20 تۆگىگە تۆت قوي

زاكات كېلىدۇ. 25 تىن 35 كە يەتكىچە ئىككى ياشلىق بىر چىشى تۆگە؛ 35 تىن 45 كە يەتكىچە ئۈچ ياشلىق بىر چىشى تۆگە؛ 45 تىن 60 قا يەتكىچە تۆت ياشلىق بىر چىشى تۆگە؛ 60 تىن 75 كە يەتكىچە بەش ياشلىق بىر چىشى تۆگە؛ 75 تىن 90 غا يەتكىچە ئۈچ ياشلىق چىشى تۆگىدىن ئىككىسى؛ 90 دىن 120 گە يەتكىچە تۆت ياشلىق چىشى تۆگىدىن ئىككىسى ؛ ئەگەر 120 دىن داۋاملىق كۆپەيسە، ھەر 50 تۆگىگە تۆت ياشلىق چىشى تۆگىدىن بىرسى؛ ھەر 40 تۆگىگە ئۈچ ياشلىق چىشى تۆگىدىن بىرسى كېلىدۇ. قوي 40 تىن باشلاپ، 120 گە يەتكىچە، بىر قوي كېلىدۇ. ئۇنىڭدىن ئېشىپ، 200 گە يەتكىچە ئىككى قوي؛ ئۇنىڭدىنمۇ ئېشىپ، ئۈچيۈزگە يەتكىچە، ئۈچ قوي؛ ئۈچيۈزدىنمۇ ئېشىپ، 400 گە يەتكىچە، ھەر يۈز قويغا بىر قوي (زاكات) كېلىدۇ. زاكاتتىن قېچىش ئۈچۈن ئايرىم - ئايرىم تۇردىكى ھايۋانلارنى بىرلەشتۈرۈشكە ياكى ئوخشاش تۇردىكى ھايۋانلارنى ئايرىۋېتىشكە بولمايدۇ. شېرىكلىشىپ بېقىلغان مالنىڭ زاكىتىنى ھەر تەرەپ تەڭ تۆلەيدۇ. ئاقساق چولاق، قېرى ياكى ئەيىبناك مال زاكاتقا قوبۇل قىلىنمايدۇ. (تىرمىزى: 621)

## 544. سۇئال: كالىنىڭ زاكىتى

كالىنىڭ زاكىتى تۆگە ۋە قويلارنىڭ زاكىتىدىن پەرقلىقتۇر. كالا سانى 30 غا يەتمىگىچىلىك ئۇنىڭغا زاكات كەلمەيدۇ. كالىلارنىڭ سانى 30غا يەتسە، ئۇلارغا ئىگە بولغانغا تولۇق بىر يىل ئۆتكەن ۋە يىلنىڭ ھەممىسىدە ياكى كۆپرەكىدە يايلاقلاردا قويۇپ بېرىپ بېقىلغان بولسا 30 كالىغا 2 ياشلىق كالىدىن 1 كالا زاكات بېرىدۇ.

## 545. سۇئال: قويلارنىڭ زاكىتى

قويلارنىڭ زاكات مىقدارىنىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزى بېۋاستە بەلگىلىگەن بولۇپ، سانى 40قا يەتمىگەن قويغا زاكات كەلمەيدۇ. قويلارنىڭ سانى 40قا يەتسە، يىلنىڭ ھەممىسىدە ياكى كۆپرەك قىسمىدا يايلاقلاردا قويۇپ بېرىپ بېقىلغان ۋە بۇ قويلارغا ئىگە بولغانغا تولۇق بىر يىل توشقان بولسا 40 تىن 120 گىچىلىك بولغان قويىدىن بىر قوي زاكات بېرىلىدۇ.

## 546. سۇئال: ئاتلارغا زاكات كېلەمدۇ؟

ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىدىن كۆپۈنچىسىنىڭ ئىتتىپاقى بويىچە، ئاتلارغا زاكات كەلمەيدۇ. پەقەت ئۇلارنى تىجارەت ئۈچۈن تۇتۇلغان بولسا، بۇ ۋاقىتتا ئۇلارغا زاكات كېلىدۇ. چۈنكى بۇ ۋاقىتتا ئاتلار تىجارەت ماللىرى قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. ئاتقا زاكات كەلمەيدۇ دەيدىغان ئالىملارنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەردىن ئاتنىڭ زاكىتىنى ۋە قۇلغا كېلىدىغان زاكاتنى كۆتۈرۈۋەتتىم، ماللىرىڭلارنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىڭلار؛ ھەر 200 گە بەش (يەنى 40 تىن بىر) نى بېرىڭلار. (نەسائى: 2477)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئات بىلەن قۇلغا زاكات كەلمەيدۇ، ئەمما قۇلغا پىترە (زاكات) كېلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد1594)

ئەمما ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ پېشىۋاسى ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپە ئەركەك ۋە چىشىدىن ئىبارەت ھەر ئىككى جىنىستىن ئاتلىرى بولغان ئادەمنىڭ بۇ ئاتلار ئۈچۈن زاكات بېرىشى پەرز ئىكەنلىكىنى سۆزلەيدۇ. خۇلاسە قىلغاندا، ئاتقا زاكات كەلمەيدۇ دەيدىغانلارنىڭ قاراشلىرى كۈچكە ئىگەدۇر.

ئەمما ئات ئېلىپ سېتىش ئارقىلىق ئات تىجارىتى قىلىدىغانلارنىڭ ئاتلىرىغا زاكات كېلىدىغانلىقىدا ھېچ ئىختىلاپ يوقتۇر. چۈنكى بۇنداق ئاتلار تىجارەت ماللىرىنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ. نەتىجىدە، ئاتلاردىن تىجارەت ماللىرىنىڭ زاكات مىقدارى بويىچە %2.5زاكات بېرىش پەرزدۇر.

### 547. سۇئال: تىجارەت ئۈچۈن تۇتۇلغان چارۋا ماللىرىنىڭ زاكىتى

تىجارەت مەقسىدى بىلەن تۇتۇلغان تۆگە، كالا، ئات، قوي ۋە ئۆچكە قاتارلىق ماللارنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىشتا ئۇلارنىڭ سانى ۋە تۇرى ئېتىبارى بىلەن ئەمەس، بەلكى نەق پۇلغا سۇندۇرۇلغان قىممىتى ئېتىبارى بويىچە زاكات بېرىلىدۇ. شۇڭا تىجارەت ئۈچۈن تۇتۇلغان بۇ ماللارنىڭ زاكىتىدا يوقىرىدا ئۆتكەن جەدۋەللەردىكى سان ۋە مىقدارلار ھېسابقا ئېلىنماستىن، ئۇلارنىڭ ئومۇمي قىممىتى ھېساب قىلىنىدۇ. ماللارنىڭ ئومۇمي قىممىتى نەق پۇلنىڭ زاكات ئۆلچىمىگە يەتكەن بولۇش شەرتى بىلەن بۇ ماللارغا زاكات پەرز بولىدۇ ۋە نەق پۇل زاكىتىنىڭ مىقدارى بويىچە بۇ ماللاردىن %2.5 زاكات بېرىلىدۇ.

### 548. سۇئال: زاكاتقا بېرىشكە يارىمايدىغان ماللار

ئىسلام شەرىئىتى مال ئىگىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزدە تۇتقات ھالدا، ئۇلارنىڭ ماللىرىغا زاكاتنى بەلگىلەشتە ماللىرىنىڭ خىللىرىدىن تاللاپ بېرىشنى بۇيرىمىغاندەك، زاكات ئالغۇچى ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ھەقلىرىنى قوغداش مەقسىدى بىلەن زاكات بېرىشتە مال ئىگىلىرىنىڭ ئېيىپلىق، قېرى، ئاغرىقچان، بەك ئورۇق ۋە چىشلىرى چۈشۈپ كەتكەن ماللاردىن بېرىشنى مەنئىي قىلغان ۋە ئوتتۇرىھاللىرىدىن بېرىشنى بۇيرىغان. ئادەتتە، قۇربانلىق قىلىشقا يارىمايدىغان ماللار زاكاتقا ھېسابلاپ بېرىش ئۈچۈنمۇ يارىمايدۇ.

ئەگەر مال ئىگىلىرى زاكات بېرىشتە ماللىرىنىڭ ياخشىلىرىدىن بېرىشنى خالىسا بۇ ئۇلارنىڭ پىداكارلىقىدۇر. بۇنىڭ ساۋابىمۇ ئەلۋەتتە كۆپ بولىدۇ. ئەمما ئۇلار ماللىرىنىڭ ئەڭ ياخشىلىرىدىن بېرىشكە زورلانمايدۇ. بەلكى ئوتتۇرىھاللىرىدىن بەرسە زاكات ئادا تاپىدۇ.

### 549. سۇئال: ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ زاكىتى

نەق پۇل، تىجارەت ماللىرى ۋە چارۋا ماللىرىغا زاكات پەرز بولغاندەك، ئاشلىق ۋە مېۋىلەرگىمۇ زاكات پەرزدۇر. ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ زاكىتى « ئۆشرە- خىراج»، «ئۆشرە زاكات» ۋە «ئۆشرە» دېگەن ناملار بىلەنمۇ ئاتىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئاشلىق ۋە مېۋىلەرگە زاكاتنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئېپادىلەپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھ بىدىشلىك ۋە بىدىشسىز باغلارنى بەرپا قىلدى. مېۋىلىرى، دانلىرى بىر- بىرىگە ئوخشىمايدىغان خورما دەرەخلىرىنى، ئاشلىق، مېۋىلەرنى (رەڭگى ۋە شەكلى) بىر- بىرىگە ئوخشايدىغان، (تەمى) ئوخشىمايدىغان زەيتۇن ۋە ئانارنى ياراتتى. مېۋىسى پىشقاندا، ئۇلاردىن يەڭلار، مېۋە (نىڭ ھوسۇلىنى) يىغقان كۈنده ( يەنى يىغقان ۋاقىتتا) ئۇنىڭ ئۆشرىسىنى ئادا قىلىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار. ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمايدۇ» ( ئەنئام سۈرىسى 141- ئايەت).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاشلىق، مېۋە ۋە باشقىمۇ تېرىلغۇلارنىڭ زاكات مىقدارىنى ۋە كەيپىياتىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: سالىم ئىبنى ئابدۇللاھ دادىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: يامغۇر ياكى بۇلاق سۈيىدە سۇغۇرۇلىدىغان يەردىن ۋە ياكى نەم يەردىن چىققان مەھسۇلاتنىڭ ئوندىن بىرى زاكاتقا بېرىلىدۇ؛ چېلەك ياكى باشقا ئۇسۇللاردا سۇغۇرۇلىدىغان يەردىن چىققان مەھسۇلاتنىڭ

يىگىرمىدىن بىرى بېرىلىدۇ. (بۇخارى: 1483)

بۇ ھەدىستىن ئېنىقلىنىدۇكى، يامغۇر سۇيى بىلەن سۇغۇرۇلغان ئاشلىق، مېۋە ۋە باشقىمۇ تېرىلغۇلاردىن % 10 زاكات بېرىلىدۇ. چۈنكى يامغۇر بىلەن سۇغۇرۇلغان تېرىلغۇلاردا چىقىم ۋە جاپا ئاز بولىدۇ. ئەمما ئادەم كۈچى بىلەن ياكى زامانىۋى ئۇسۇللار بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن % 5 زاكات بېرىلىدۇ. مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ دېھقانلارنىڭ مەنپەئەتىگە رىئايە قىلغانلىقىدۇر.

## 550. سوئال: ئۆشرە- خىراج بېرىش ئۇسۇلى

يامغۇر سۇيى بىلەن سۇغۇرۇلۇپ يېتىشكەن ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ ئومۇمىي ھوسۇلىنى 10غا بۆلۈپ، ئۇنىڭ 1 بۆلۈكى، ئادەم كۈچى بىلەن ياكى زامانىۋى ئۇسۇللار بىلەن سۇغۇرۇپ يېتىشتۈرۈلگەن ئاشلىق، مېۋىلەرنىڭ ئومۇمىي ھوسۇلىنى 20گە بۆلۈپ، ئۇنىڭ 1 بۆلۈكى، ئەگەر بۇ ئاشلىق، مېۋىلەر يامغۇر سۇيى ۋە ئادەم كۈچى ھەر ئىككىسى بىلەن سۇغۇرۇلغان بولسا، ئۇنىڭ ئومۇمىي ھوسۇلىنى 15گە بۆلۈپ، ئۇنىڭ بىر بۆلۈكى، يەنى %7.5 ى زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغان ئېھتىياج ئىگىلىرىگە بېرىلىدۇ.

## 551. سوئال: ئاشلىق ۋە مېۋىلەرگە زاكات كېلىشىنىڭ ئۆلچىمى

ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى ئاشلىق ۋە مېۋىلەردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بۇ مەھسۇلاتلارنىڭ مۇئەييەن مىقدارغا يەتكەن بولۇشى شەرت قىلىنامدۇ ياكى ئاز بولسۇن، كۆپ بولسۇن زاكات كېلەمدۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشقان. ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبىگە كۆرە، ئاشلىق، مېۋىلەرنىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئۇنىڭ مۇئەييەن ئۆلچەمگە يەتكەن بولۇشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى زېمىندىن چىققان مەھسۇلات ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ھەر ئىككى ھالەتتە ئۇلاردىن زاكان بېرىش پەرزدۇر.

ئەمما شافىئىي، ھەنبەلىي ۋە مالىكىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، زېمىندىن چىققان مەھسۇلاتلاردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئومۇمىي مىقدارى675 كىلوگراممىدىن كەم بولماسلىقى شەرتتۇر.

يەھيا ئىبنى ئۇمارە ئىبنى ئوبۇلھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەبۇ سەئىدتىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بەش ئۇقىيە ( 200 تەڭگە) دىن ئاز كۈمۈشكە، بەشتىن ئاز تۆگىگە ۋە بەش ۋەسەقتىن (ۋەسەق - ئۆلچەم بىرلىكى بولۇپ، بىر ۋەسەق 60 ساغا تەڭ كېلىدۇ. بىر سا: 3. 3لىتىرغا تەڭ) ئاز خورما، ئۈزۈم ۋە ئاشلىق قاتارلىقلارغا زاكات كەلمەيدۇ. (بۇخارى: 1405)

ئەۋسەق- قەدىمقى ئۆلچەكلەردىن بولۇپ، بىر ئەۋسەق 60 ساغا، بىر سا 2 كىلو 250 گراممغا (60×2250=13500گراممغا) ، 5 ئەۋسەق 675 گراممغا (135000×5=675000 غا) تەڭدۇر. 675كىلوگراممىدىن ئاز ھوسۇل ئالغان ئادەمگە ئۆشرە زاكات پەرز ئەمەس. چۈنكى بۇنچىلىك مىقداردىكى ئاشلىق بىلەن مېۋە نورمالدا ئۇلارنى تېرىغان دېھقاننىڭ ئېھتىياجىدىن ئاشمايدۇ. خۇلاسە: بۇ مەسىلىدە يۇقىرىقى ئۈچ مەزھەبنىڭ كۆرۈشى ئورۇنلۇق بولسىمۇ، ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ كۆرىشى ئېھتىياتچانلىق ۋە تەقۋالىققا يېقىندۇر.

## 552. سوئال: كۆكتاتلارنىڭ زاكىتى

ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى كۆكتاتلارغا زاكات كېلەمدۇ ياكى كەلمەمدۇ؟ دېگەن مەسىلە

ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ ئىككىگە بۆلۈنگەن:

بىرىنچى مەزھەبكە كۆرە، زېمىندىن چىقىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلار ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ھەممىسىگە زاكات كېلىدۇ. بۇ ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبى بولۇپ، بۇلارنىڭ دەلىللىرى تۆۋەندىكىچە:

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھ بىدىشلىك ۋە بىدىشسىز باغلارنى بەرپا قىلدى. مېۋىلىرى، دانلىرى بىر- بىرىگە ئوخشىمايدىغان خورما دەرەخلىرىنى، ئاشلىق، مېۋىلەرنى (رەڭگى ۋە شەكلى) بىر- بىرىگە ئوخشايدىغان، (تەمى) ئوخشىمايدىغان زەيتۇن ۋە ئانارنى ياراتتى. مېۋىسى پىشقاندا، ئۇلاردىن يەڭلار، مېۋە (نىڭ ھوسۇلىنى) يىغقان كۈندە (يەنى يىغقان ۋاقتتا) ئۇنىڭ ئۆشرىسىنى ئادا قىلىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار. ئاللاھ ھەقىقەتەن ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمايدۇ» (ئەنئام سۈرىسى 141- ئايەت).

بۇ ئايەت زېمىندىن چىقىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ھەممىسىدىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يوقىرىدا ئۆتكەن: « يامغۇر ياكى بولاق سۈيى بىلەن سۇغۇرۇلغان تېرىلغۇلاردىن ئوندىن بىر (يەنى 10%)، ئادەم كۈچى بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن ئوندىن بىرىنىڭ يېرىمى (يەنى 5%) ئۆشرە- خىراج بېرىلىدۇ.» دېگەن ھەدىسى زېمىندىن چىققان ھەر قانداق مۇھسۇلاتتىن زاكات بېرىشنىڭ پەرزلىكىنى ئىسپاتلايدۇ.

بۇ ھەدىس زېمىندىن چىقىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتات قاتارلىق مەھسۇلاتلارنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئىككىنچى مەزھەبكە كۆرە، مەھسۇلاتلارغا زاكات كېلىشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بۇغداي، ئارپا، قوناق، خورما ۋە قۇرۇق ئۈزۈمگە ئوخشاش كېلولاپ تارتىلى ۋە ساقلىغىلى بولىدىغان بولۇشى شەرتتۇر. ئەمما كۆكتاتلارنى كىلولاپ تارتىلى بولسىمۇ، ئۇلارنى ساقلىغىلى بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆكتاتلارغا زاكات كەلمەيدۇ.

بۇ ماۋزۇنىڭ خۇلاسىسى: شافىئىي، مالىكى ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىنىڭ ئاشلىق، مېۋىدەك كىلولاپ تارتىلى ۋە ساقلىغىلى بولىدىغانلىرىغا ئۆشرە زاكات كېلىدۇ. ئەمما كۆكتاتلارغا زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى بۇلارنى ساقلىغىلى بولمايدۇ دېگەن كۆرىشى تەتبىق قىلىشقا ئۇڭايدۇر. ئەمما ھەنەپىي مەزھىبىنىڭ زېمىندىن چىققان مەھسۇلاتلارنىڭ ھەر قاندىقىغا زاكات كېلىدۇ، دېگەن كۆرىشى يېقىرلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن پايدىلىق ۋە دەلىل جەھەتتىنمۇ كۈچلۈكتۇر. چۈنكى ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ كەلتۈرگەن دەلىللىرى قۇرئاننىڭ ئايەتلىرىدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە:

« ئى مۆئمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەر (يەنى ئاشلىقلار، مېۋىلەر) نىڭ ياخشىلىرىدىن سەدىقە قىلىڭلار؛ ئۆزۈڭلارمۇ پەقەت كۆزۈڭلارنى يۇمۇپ تۇرۇپ ئالىدىغان ناچارلىرىنى ئىلغاپ سەدىقە قىلماڭلار. بىلىڭلاركى، الله (بۇنداق سەدىقەڭلاردىن) بىھاجەتتۇر، ھەمدىگە لايىقتۇر » دەپ بۇيرىغان. ( بەقەر سۈرىسى 267- ئايەت) بۇ ئايەتمۇ زېمىندىن چىقىدىغان ھەر قانداق بىر مەھسۇلاتتىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەيدۇ.

بۇ مەسىلىدە، ئەڭ توغرىسى ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبىدۇر. چۈنكى، كۆكتات دەپ ئاددى سانالغان ئوتياشلار كۈنىمىزدە بەزى ئەللەرنىڭ خېلى چوڭ ئىقتىساد مەنبىيى بولۇپ

قالماقتا. باغۋەنچىلىك ۋە كۆكتاتچىلىق بىلەن كۆتۈرۈلگەن بايلارمۇ ئاز ئەمەس. كۆكتاتلارنى ساقلىغىلى بولمايدىغان ئۇتياشلار دىگەن باھانە بىلەن بۇلارنىڭ زاكىتىنى چىقارماسلىق پىقىرلارنىڭ مەنپەئەتلىرىگە رىئايە قىلمىغانلىقتۇر. چۈنكى بۈرۈنقى زامانلاردا كىلولاپ تارتمايدىغان ۋە ساقلىغىلى بولمايدىغان بۇ كۆكتاتلار كۈنىمىزدە كىلولاپ تارتىلىدۇ ۋە بۇلارنى ھازىرقى زامانۋىي ئۇسۇللار بىلەن ئۇزۇن مۇددەت ساقلىغىلى بولىدۇ. دىمەك، كۆكتاتلاردىن زاكات بەرمەسلىككە ئۆزرى يوقتۇر.

## 553. سۇئال: كۆكتاتلارنىڭ زاكات مىقدارى

كۆكتاتلارنىڭ زاكات مىقدارى ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ زاكات مىقدارىنىڭ ئەينىسى بولۇپ، مەھسۇلات ئاز بولسۇن، كۆپ بولسۇن، ھەر ھالەتتە، يامغۇر سۈيى بىلەن سۇغۇرۇلغان كۆكتاتلاردىن 10%، ئادەم كۈچى بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن 5%، ئادەم كۈچى ۋە يامغۇر سۈيى ھەر ئىككىسى بىلەن سۇغۇرۇلغانلىرىدىن 7.5% ى زاكات بېرىلىدۇ.

## 554. سۇئال: كۆكتاتلارنىڭ زاكىتىنى بىرىشتە بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر

1.ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن بىر يىل ئۆتۈشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنى يىغقان ۋاقىت ئۆشرە زاكاتىنى ئادا قىلىشنىڭ ۋاقتىدۇر. بىر يىلدا 2 ياكى ئۈنىڭدىن كۆپ قېتىم ھوسۇلى ئېلىنىدىغان ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلاردىنمۇ ھەر قېتىم ھوسۇل يىغقان ۋاقىتتا ئۆشرە زاكىتىنى بىرىش پەرزدۇر. چۈنكى، زاكات بېرىلىدىغان ماللار ئىككىگە بۆلۈنىدۇ: بىرى، ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارغا ئوخشاش ئۆزلىكىدىن ئۆسىدىغان شەيئىلەر بولۇپ، بۇلارغا زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن يىل ئۆتۈشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى ئۇلارنى يىغقان ۋاقىتتىلا زاكات پەرز بولىدۇ. يەنە بىرى، خەلق پۇلى، ئالتۇن، كۈمۈش، تىجارەت ماللىرى، چارۋىلار ۋە باشقىلار قاتارلىق ئۆزلىكىدىن ئۆسمىسىمۇ ئۆستۈرۈشكە بولىدىغان ماللار بولۇپ، بۇلارغا زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن ئۇلارغا ئىگە بولغان ۋاقىتتىن تولۇق بىر يىل ئۆتكەن بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ.

2.ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلاردىن ئۆشرە زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بۇلارنىڭ مۇئەييەن مىقدارغا يەتكەن بولۇشى شەرت قىلىنمايدۇ. بەلكى مول ھوسۇل مىقدارى ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن ھەر ھالەتتە ئۇلاردىن ئۆشرە زاكات بېرىش پەرزدۇر.

3. ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتىدا ئوتتۇرھاللىرىدىن بېرىلىدۇ. ناچارلىرىنى تاللاپ بېرىش بىلەن زاكات پەرزى ئادا تاپمىغاندەك، ئەڭ ياخشىلىرىدىن بېرىشكىمۇ زورلانمايدۇ.

4. ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتىنى ئادا قىلىشتىكى ئەسلى قائىدە ھەر مەھسۇلاتنىڭ ئۆشرىسىنى ئۆز جىنسىدىن بېرىشتۇر. ئەمما مەھسۇلاتنىڭ ئۆز جىنسىدىن بەرمەستىن ئۇنىڭ قىممىتىنى ھېسابلاپ خەلق پۇلىدىن بەرسىمۇ بولىدۇ.

## 555. سۇئال: يەر ئاستى بايلىقلىرىنىڭ زاكىتى

بەزى فىقھشۇناس ئالىملىرى يەر ئاستى بايلىقلىرىنى مەدەن ۋە رىكاز دەپ ئىككىگە ئايرىيدۇ:

مەدەن- يەر ئاستىدىن تېپىلغان ئالتۇن، كۈمۈش، تۆمۈر، مىس ۋە باشقىمۇ مەدەنلەردۇر.

زاكات- ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇنقى چاغلاردىكى كىشىلەرنىڭ يەر ئاستىغا كۆمۈپ قويغان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ بايلىقلىرى دىمەكتۇر. چۈنكى قىممەتلىك نەرسىلىرىنى يەر ئاستىغا كۆمۈپ ساقلاش قەدىمقى زامانلاردىكى كىشىلەرنىڭ ئادەتلىرىدىن ئىدى.

ئەمما ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپىگە كۆرە، مەدەن بىلەن رىكازنىڭ مەنىسى بىردۇر. چۈنكى مەيلى ئۇلارنى ئاللاھ تائالا يەر ئاستىدا شۇنداق ياراتقان بولسۇن، مەيلى قەدىمقىلەر كۆمۈپ قويغان بولسۇن، ھەر ئىككىسى يەر ئاستىدىن چىقىرىلغان بايلىقلاردۇر.

يەر ئاستىدىن قېزىلغان ياكى تېپىلغان بايلىقلاردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكى قۇرئان، ھەدىسلار ۋە فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئىتتىپاقى بىلەن بېكىتىلگەن. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆئمىنلەر! سىلەر ئېرىشكەن نەرسىلەرنىڭ ۋە بىز سىلەرگە زېمىندىن چىقىرىپ بەرگەن نەرسىلەرنىڭ ياخشىلىرىدىن زاكات ئادا قىلىڭلار» (بەقەر سۈرىسى 267ـ ئايەت)

بۇ ئايەت، زېمىندىن چىقىدىغان ۋە چىقىرىدىغانلارنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. شۈبھىسىزكى، مەدەنلەرمۇ زېمىندىن چىقىرىلىدىغان بايلىقلاردىندۇر. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىر پارچە ئالتۇن كەلتۈرۈلدى. ئۇ، بىزگە مەدەندىن كەلتۈرۈلگەن تۇنجى زاكات ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېدى: كەلگۈسىدە مەدەن كانلىرى ئېچىلىپ كېتىدۇ ۋە ئۇلارغا ئىنسانلارنىڭ ئەڭ ئەسكىلىرى ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ. ( ئەلئەۋسەت ۋە ئەلسەغىر)

ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى يەر ئاستى بايلىقلىرىنىڭ زاكات مىقدارى توغرىلىق ئىختىلاپلاشقان بولسىمۇ، يەر ئاستى بايلىقلىرىدىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىدە قەدىمدىن ھازىرغا قەدەر بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

## 556. سۇئال: يەر ئاستى بايلىقلىرىنىڭ زاكات مىقدارى

ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپە يەر ئاستى بايلىقلىرىنى 3 تۈرگە ئايرىيدۇ:

1ـ ئالتۇن، كۈمۈش، مىس، تۆمۈر ۋە باشقىلارغا ئوخشىغان ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولىدىغان مەدەنلەر.

2ـ ياقۇت، مارجان، قاشتېشى، مەرۋايىت ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك تاشلارغا ئوخشىغان ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولمايدىغان مەدەنلەر.

3ـ نېفىتكە ئوخشىغان سۇيۇق ماددىلار.

ئەبۇ ھەنىپەنىڭ مەزھىبىگە كۆرە، بىراۋنىڭ ئىگىدارچىلىقىغا كىرمەيدىغان تاغلاردىن، سەھرالاردىن قېزىلغان ياكى باشقىلارغا ئائىت بولغان زېمىندىن تېپىلغان ئالتۇن، كۈمۈش، مىس، تۆمۈر ۋە باشقىلار قاتارلىق ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولىدىغان مەدەنلەردىن بەشتە بىرى (يەنى 20% سى) زاكات بېرىلىدۇ. قالغان 4 بۆلۈكى ئۇنى قازغان ياكى تاپقان كىشىنىڭ ھەققىدۇر. ئەگەر بۇ مەدەنلەرنى كىشى ئۆز ھويلىسىدىن ياكى ئۆزىگە ئائىت بولغان جايدىن تاپقان ياكى قازغان بولسا ئۇنىڭدىن زاكات بېرىش كېرەك ئەمەس. چۈنكى زېمىن ئۇنىڭ ئۆزىگە ئائىت بولغانلىقتىن ئۇنىڭدىن چىققان بايلىقلارمۇ ئۆزىنىڭ مۈلكى ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك، بىراۋنىڭ ئىگىدارچىقىدا بولمىغان جايلاردىن تېپىلغان بايلىقلار ئىسلام دىنى كەلگەندىن كېيىن كۆمۈلگەن بولسا، ئۇنى تېپىۋالغان كىشىنىڭ ئۇنىڭدىن زاكات بېرىشى لازىم كەلمەيدۇ.

ئەمما ياقۇت، قاشتېشى ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك تاشلارغا ئوخشىغان ئوت بىلەن ئېرىتكىلى بولمايدىغان مەدەنلەر بىلەن نېفىتقا ئوخشىغان سۇيۇق مەدەنلەردىن زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئەمەسلىكىدە ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

شافئىي ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرىگە كۆرە، يەر ئاستىدىن قېزىپ ئېلىنغان مەدەنلەرگە زاكات كېلىدۇ. بىراق ئۇنىڭدىن زاكات بېرىش مىقدارى كىشى ئىشلەپ تاپقان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە خەلق پۇلىنىڭ زاكىتىغا ئوخشاش 2.5% زاكات بېرىلىدۇ. ئەمما رىكاز (ئىسلامدىن بۇرۇن يەرگە كۆمۈلگەن بايلىق) تىن 20% يەنى بەشتە بىر زاكات بېرىلىدۇ. چۈنكى بۇ مەزھەب، رىكاز بىلەن مەدەن ئىككىسىنىڭ بىر مەنىدە ئىكەنلىكىنى ئېتىراپ قىلمايدۇ. شۇڭا بۇ ئىككىسىدىن زاكات بېرىش مىقدارى ئوخشاش بولمايدۇ.

خۇلاسە:

بۇ مەسىلىدە ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپەنىڭ يەر ئاستىدىن تېپىلغان ياكى قېزىلغان بايلىقلاردىن بەشتە بىرى زاكات بېرىلىدۇ، دەيدىغان كۆرىشى ئەمەل قىلىش ئۈچۈن ئويغۇندۇر. چۈنكى، شافئىي ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، كىشى تەر تۆكۈپ ئىشلەپ تاپقان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە خەلق پۇلىنىڭ زاكىتى بىلەن ھېچ ئەجىر قىلماستىن كۆمۈلگەن يەردىن تېپىۋالغان ياكى چەكلىك ئەجىر بىلەن يەر ئاستىدىن قېزىپ ئالغان ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ زاكىتىنى ئوخشاش قىلىپ بەلگىلەپ ھەر ئىككىسىدىن 2.5% زاكات بېرىشنى پەرز قىلىدۇ.

ئەمما ئەبۇ ھەنىپە ئىشلەپ تاپقان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە نەق پۇل بىلەن، چەكلىك ئەجىر سىڭدۈرۈپ يەر ئاستىدىن قېزىپ ئالغان ياكى ئىسلامدىن بۇرۇنقىلار كۆمگەن جايدىن تېپىۋالغان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ بايلىقلارنىڭ زاكات مىقدارىنى پەرقلەندۈرگەن بولۇپ، ئاۋۋالقىسىدىن 2.5% كېيىنكىسىدىن 20% زاكات بېرىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى قارار قىلغان.

## 557. سۇئال: دېڭىز بايلىقلىرىنىڭ زاكىتى

پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن دېڭىزدىن چىقىرىلغان بايلىقلارغا زاكات كەلمەيدۇ. چۈنكى ئىسلام زاكات قانۇنىدا دېڭىز، دەريالاردىن چىقىرىلغان بايلىقلاردىن زاكات بېرىش توغرىسىدا بىرەر دەلىل يوقتۇر. «ئەمما دېڭىز بايلىقلىرىنى چىقىرىپ سېتىشنى كەسىپ قىلغانلار ئۈچۈن دېڭىزدىن چىقارغان نەرسىلەردىن زاكات بېرىش پەرزدۇر. چۈنكى دېڭىز بايلىقلىرى بۇ ۋاقىتتا تىجارەت ماللىرىغا ئايلانغان بولىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭدىن 2.5% زاكات بېرىش پەرز بولىدۇ.». شۇنىڭدەك، دېڭىزدىن چىقىرىلىپ نەق پۇل ئورنىدا ساقلانغان قىممەتلىك بايلىقلاردىنمۇ يوقىرىقى مىقدار بويىچە زاكات بېرىش پەرزدۇر.

## 558. سۇئال: ھەسەلنىڭ زاكىتى

ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى ھەسەلگە زاكات كېلەمدۇ ياكى كەلمەمدۇ؟ دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشقان. ھەنەپىي ۋە ھەنبەلىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، ھەسەل ھەرىسى باققۇچىنىڭ ھەسەلدىن ئالغان مەھسۇلاتى مەيلى ئاز بولسۇن، مەيلى كۆپ بولسۇن 10% زاكات بېرىشى پەرزدۇر. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئون كۈنەك ھەسەلگە بىر كۈنەك زاكات كېلىدۇ دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلغان. (تىرمىزى: 629)

## 559. سۇئال: بۇلاپ كېتىلگەن، ئوغۇرلانغان ۋە يۈتتۈرۈلگەندىن كېيىن تېپىلغان ماللارنىڭ زاكىتى

بىراۋنىڭ بولاپ كېتىلگەن ياكى ئوغۇرلاپ كېتىلگەن ياكى يۈتتۈرۈلگەن پۇل- مېلىدىن ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغىچىلىك زاكات بېرىشى پەرز ئەمەس، دېگۈچىلەر كۆپ ساندىكى فىقھىشۇناس

ئالىملىرى بولۇپ، بۇ ھەنەپىي، شافىئىي مەزھەبلىرىدۇر. چۈنكى بۇنداق پۇل- مال ئۇنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا بولمىغانلىقتىن ئۇنىڭغا زاكات كەلمەيدۇ. پەقەت ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، تولۇق بىر يىلنى تولدۇرۇپ ئاندىن شۇ بىر يىلنىڭ زاكىتىنى بېرىشى پەرز بولۇپ بەلگىلىنىدۇ. ھەنبەلىي مەزھىبىنىڭ پېشۋاسى ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلدىن كەلگەن بىر رىۋايەتكە كۆرە ئۇمۇ بۇ ئىككى مەزھەبنى قوللىغان بولسىمۇ، يەنە ئۇنىڭدىن كەلگەن باشقا بىر رىۋايەتكە ئاساسەن، بولاپ كېتىلگەن ياكى ئوغۇرلانغان ياكى يۈتۈرۈلگەن پۇل- مالغا زاكات كېلىدۇ، ئۇنى ئادا قىلىشتا، مەزكۇر پۇل- مال تاپشۇرۇپ ئېلىنغاندىن كېيىن، قولىدىن چىقىپ كەتكەن ۋاقىتتىن باشلاپ ھېسابلاپ ئۆتكەنكى يىللارنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئۇنىڭ زاكىتىنى بىراقلا بېرىشى پەرزدۇر. چۈنكى ئۇنىڭ مەزكۇر پۇل- مېلى ۋاقىتلىق ئۇنىڭ قولىدىن چىقىپ كەتكەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ بۇ مالغا بولغان ئىگىدارچىلىقى يوقالغان ئەمەس. ئەمما مالىكىي مەزھىبىگە كۆرە، مۇنداق پۇل- مال تاپشۇرۇپ ئېلىنغاندىن كېيىن، يىل توشمىسىمۇ ئۇنىڭ بىر يىللىق زاكىتىنى بېرىشى لازىم كېلىدۇ. بۇ مەسىلىدە، كۆپچىلىك فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ « بولاپ كېتىلگەن ياكى ئوغۇرلانغان ياكى يۈتۈرۈلگەن پۇل- مالغا زاكات كەلمەيدۇ. پەقەت ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغاندىن كېيىن، تولۇق بىر يىلنى تولدۇرۇپ ئاندىن ئۇنىڭ شۇ بىر يىللىق زاكىتى بېرىلىدۇ.» دېگەن كۆرىشى كۈچكە ئىگىدۇر. چۈنكى مۇنداق پۇل- مال ئىگىسىنىڭ قولىدىن چىقىپ كېتىش بىلەن بىرگە ئۇنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىنمۇ چىقىپ كەتكەن، ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغان ۋاقىتتا قايتىدىن ئۇنىڭ مۈلكىگە كىرگەن بولىدۇ. شۇڭا بۇنداق پۇل- مالنى تاپشۇرۇپ ئالغانغا بىر يىل ئۆتكەندىن كېيىن ئۇنىڭدىن زاكات بېرىش پەرز بولىدۇ.

## 560. سۇئال:شىركەت ھەسسىدارلىقىنىڭ زاكىتى

ھەر قانداق بىر شىركەتكە ھەسسىدار بولۇپ ئۇنىڭغا پاي سالغان كىشىنىڭ شۇ پايدىن زاكات بېرىشى پەرزدۇر. زاكات بېرىشتە پاي سالغان ۋاقىتتىكى نەق پۇل ئېتىبارى بىلەن ئەمەس، بەلكى يىل ئاخىرىدىكى نەق پۇلنىڭ ھېسابى بويىچە زاكات بېرىلىدۇ. شىركەت پايدىن 2.5% زاكات بېرىش پەرزدۇر. مەسىلەن: بىراۋ بېرەر شىركەتكە 1000 يۈەن نەق پۇل پاي سېلىپ، ئۇنىڭغا ھەسسىدار بولغان بولسا، بىر يىلدىن كېيىن بۇ پاي 3000 يۈەنگە يەتكەن بولسا، مۇشۇ 3000 يۈەندىن زاكات بېرىدۇ. ئەگەر پاي سالغان 1000 يۈەن پۇل يىل ئاخىرىدا كېمىيىپ 500 يۈەنگە چۈشۈپ قالغان بولسا، ئاشۇ 500 يۈەندىن زاكات بېرىدۇ. چۈنكى زاكات يىلنىڭ ئاخىرىدا قولدا قالغان مىقداردىن بېرىلىدۇ.

شىركەت ھەسسىدارلىرى ئۆزلىرىنىڭ شىركەتتىكى ھەسسىلىرىنىڭ زاكىتىنى ئۇنىڭغا ھەقلىق بولغان شەخسلەرگە يەتكۈزۈپ بېرىش ئىشىدا شىركەت مەسئۇللىرىنى ئۆزلىرىدىن ۋەكىل قىلىشىمۇ جائىزدۇر. بۇ ۋاقىتتا شىركەت مەسئۇللىرى شىركەت ھەسسىدارلىرىنىڭ يىل ئاخىرىدىكى تېگىشلىك ھەسسىلىرىنى ئۇنىڭ پايدىلىرى بىلەن قوشۇپ بىرلەشتۈرۈپ ئومۇمىي مىقداردىن زاكات ئايرىيدۇ.

# تۆتىنچى باب. زاكات بېرىلىدىغان شەخسلەر

## 561. سۇئال: زاكات بېرىلىدىغان شەخسلەر

زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغانلار تۆۋەندىكى 8 تۈرلۈك شەخسلەردۇر:

1- پېقىرلار 2- مىسكىنلەر 3- كۆڭلىنى دىنغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار
4- قەرزدارلار 5- زاكات خادىملىرى 6- قۇللارنىڭ ئازاتلىقى ئۈچۈن
7- ئاللاھنىڭ يولىدىكى مۇجاھىدلار 8- يولدا قالغان پۇلسىز مۇساپىرلار

يۇقارىقىلارنىڭ ھەممىنى ئاللاھ تەئالانىڭ مۇنۇ سۆزى ئۆز ئىچىگە ئالغان: « زاكات پەقەت پېقىرلارغا، مىسكىنلەرگە، زاكات خادىملىرىغا، دىللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارغا، قۇللارنى ئازات قىلىشقا، قەرزدارلارغا، ئاللاھنىڭ يولىغا، ۋەتىنىدىن ئايرىلىپ يولدا قالغان مۇساپىرغا بېرىلىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىسىدۇر، ئاللاھ (بەندىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى ئوبدان) بىلگۈچىدۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر .» (تەۋبە سۈرىسى 60- ئايەت)

### 562. سۇئال: زاكات خادىملىرى توغرىسىدا

زاكات خادىملىرى- زاكات يىغىشقا ۋەزىپىلەنگەن ئادەملەر بولۇپ، ئۇلار گەرچە باي بولسىمۇ زاكاتتىن نېسىۋە ئېلىشى ھالالدۇر. چۈنكى زاكات خادىملىرى ۋاقىتلىرىنى سەرپ قىلىپ بۇ ئىشقا ۋەزىپىلەنگەن ئىكەن، ئۇلامۇ مائاش ياكى ئىش ھەققى ئالغانىنىڭ ئورنىدا، ئۆزلىرىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرىغا يەتكىدەك مىقداردا زاكاتتىن نېسىۋە ئېلىشقا ھەقلىقتۇر.

« زاكات خادىملىرىغا ئۇلارنىڭ قىلغان خىزمەتلىرىگە يارىشا ھەق بېرىلىدۇ. چۈنكى ئۇلار زاكات توپلاش ئىشىغا ۋەزىپىلەنگەن كىشىلەر بولغانلىقتىن ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرى زاكاتتىن توپلانغان مالدىن بېرىلىدۇ. زاكات خادىملىرى گەرچە باي بولسىمۇ ئۇلارنىڭ زاكاتتىن نېسىۋە ئېلىشى ھالالدۇر.» شۇنىمۇ ئەسكەرتىپ ئۆتۈش كېرەككى، زاكات خادىملىرىنىڭ دىيانەتلىك ۋە ئىشەنچىلىك مۇسۇلمانلاردىن بولۇشى شەرتتۇر. غەيرى مۇسۇلمانلارنى بۇ ئىشقا بەلگىلەشكە بولمايدۇ. چۈنكى ئۇلار بۇ ئىشقا سالاھىيەتلىك ئەمەس.

### 563. سۇئال: كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار كىملەر؟

كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا دىللىرىنى يۇمشىتىش، شۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمان بولۇشىنى ياكى مۇسۇلمان بولغان بولسىمۇ دىنغا مۇستەھكەم بولۇشىنى تەمىن ئېتىش ئۈچۈن زاكات ماللىرىدىن بېرىلگەن شەخسلەردۇر. كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلار تۆۋەندىكى 3 خىل شەخسلەردۇر:

1- مۇسۇلمان بولۇشى، ئاندىن ئۆز قوۋملىرى ئىچىدە ئىسلام دىنىنى تەشۋىق قىلىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭمۇ مۇسۇلمان بولۇشىغا ۋەسىلە بولۇشىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زاكات ماللىرى بىلەن تەمىنلىگەن كىشىلەر.

2- مۇسۇلمان بولغان بولسىمۇ ئىمانى كۈچلەنمىگەنلەرنىڭ دىللىرىنى دىنغا مۇستەھكەم قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلىقتىن زاكات بېرىلگەنلەر.

3- مۇسۇلمان بولمىغان بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىكلىرىدىن ساقلىنىش مەقسىتىدە زاكات بېرىلگەن كىشىلەردۇر.

كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغان يۇقىرىقى 3 خىل شەخسنىڭ زاكاتتىن ئالىدىغان نېسىۋىلىرى 2- خەلىفە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زامانىدا ئۇنىڭ پىكرى ۋە بارلىق ساھابىلارنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. بۇ ساھابىلار تەرىپىدىن قىلىنغان ئىجما ئىدى. خەلىفە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ باشچىلىقىدا كۆڭۈللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارنىڭ زاكاتتىن بېرىلىدىغان نېسىۋىلىرىنى

توختىتىشتىن ئىبارەت بۇ ئىجما ئۇلار توغرىلىق كەلگەن ئايەتنىڭ ھۆكۈمىنى ئەمەلدىن قالدۇرغانلىق ئەمەس، ئەلۋەتتە.

### 564. سوئال: زاكاتتىن بېرىشكە تېگىشلىك قەرزدارلار كىملەر؟

قەرزدار- ئۇستىدە باشقىلارغا ئۆتەشكە تېگىشلىك ھەق بولغان ئادەم دېمەكتۇر. ئەمما يوقىرىقى ئايەتتە تىلغا ئېلىنغان « قەرزدارلار» سۆزى ئادەتتىكى ھەر قانداق بىر قەرزدارنى ئەمەس، بەلكى ئۇستىگە يۈكلەنگەن قەرزنى ئۆتەشكە ئۆزىنىڭ ماددىي شارائىتى زادى يار بەرمىگەن، ئۇنى ئۈزۈش ئۈچۈن جىددىي ياردەمگە ئېھتىياجلىق بولغان ئادەملەرنى كۆرسىتىدۇ. شۇڭا ئايەتتە «غارىم- قەرزگە بوغۇلغان» دېگەن ئىبارە قوللىنىلغان. چۈنكى ئەرەب تىلىدا ئادەتتىكى قەرزدارنى «مەديۇن» دەيدۇ. بۇ ئالدىنقىسىدىن پەرقلىقتۇر. قەرزگە بوغۇلغانلارنىڭ قەرزلىرىنى ئۆتىشى ئۈچۈن زاكات ماللىرىدىن نېسىۋە بېرىش ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىدۇر. چۈنكى قەرزىسىنى ئۆتىيەلمەي مۇھتاجلىق ھالىدا چۈشۈپ قالغان كىشى پېقىرغا ئوخشاشتۇر. ئۇلارنىڭ قەرزلىرى قانچىلىك كۆپ بولۇپ كەتسۇن شۇ قەرزلىرىنى ئۆتەشكە يېتەرلىك مىقداردا زاكاتتىن بېرىشكە بولىدۇ.

### 565. سوئال: زاكاتتىكى ئاللاھنىڭ يولى دىگەن ئىبارە توغرىسىدا

ئاللاھنىڭ يولى- ئاللاھنىڭ دىنىنى ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ زېمىنلىرىنى قوغداش يولىدىكى جىھادتۇر. مۇجاھىدلارنىڭ جىھادقا يېتەرلىك تەييارلىقلىرىنى ھازىرلىشى، قورال- ياراق، ئوق- دورا سېتىۋېلىشى، ئۆزلىرىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدىشى ئۈچۈن زاكات ماللىرىدىن بېرىلىدۇ. بۇ ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئورتاق پىكرىدۇر.

ھازىرقى زامان ئالىملىرىدىن بەزىلىرى « ئاللاھنىڭ يولى» دېگەن ئىبارىنىڭ مەسجىدلەرنى بىنا قىلىش، مەكتەپ، مەدرىسىلەرنى سېلىش ۋە رېمونت قىلىش، يوللارنى ياساش، دوختۇرخانىلارنى ئېچىش ۋە باشقىلار قاتارلىق ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلەپ قىلىنغان ئىشلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى سۆزلىگەن بولسىمۇ، ئەمما ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى « ئاللاھنىڭ يولى» دېگەن ئىبارىنىڭ پەقەت ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىدىغان مۇجاھىدلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنىلا ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى تەكىتلىگەن.

### 566. سوئال: زاكاتتىكى مۇساپىرلار دىگەن ئوقۇم توغرىسىدا

مۇساپىر- ۋەتىنىدىن ئايرىلغان ئادەم دېمەكتۇر. ئەمما يوقىرىقى ئايەتتە مەقسەت قىلىنغان مۇساپىر- ۋەتىنىدىن ئايرىلىپ باشقىلارنىڭ يۇرتىدا پۇل- مالغا ئېھتىياجلىق بولۇپ قالغان ئادەم دېمەكتۇر. باشقىلارنىڭ يېرىدە پۇل- مېلىدىن ئايرىلىپ قېلىپ ياردەمگە مۇھتاج بولغان ئادەم گەرچە ئۆز ۋەتىنىدە باي بولسىمۇ ئۇنىڭغا زاكات بېرىشكە بولىدۇ. ئاز ساندىكى بەزى ئالىملار مۇنداق مۇساپىرغا زاكات بېرىش ئۈچۈن ئۇنىڭ گۇناھ- مەسىيەت ئۈچۈن سەپەر قىلمىغان بولىشىنى شەرت قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھقا ئاسىيلىق بولىدىغان گۇناھ ـ مەسىيەتلەرگە ياردەم قىلغان كىشى شۇ گۇناھنى قىلغانغا ئوخشاشتۇر. پۈتۈن ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە، يۇرتىدىن ئايرىلىپ پۇل- مالغا ئېھتىياجلىق بولۇپ قالغان مۇساپىرغا ئۇنىڭ ئېھتىياجىغا يېتەرلىك مىقداردا زاكات بېرىش پەرزدۇر.

### 567. سوئال: زاكاتنى سەككىز خىل شەخسنىڭ ھەممىسگە بېرىش شەرتمۇ؟

پۈتۈن فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە، زاكاتنى مەزكۇر 8 خىل شەخستىن بىرەرسىگە بېرىش بىلەنمۇ زاكات پەرزى ئادا تاپىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا بىزنى قۇرئاندا بايان

قىلىنغان 8 خىل شەخسكە زاكات بېرىشكە ۋە بۇلاردىن باشقىسىغا بەرمەسلىككە بۇيرىغان. مۇھىم بولغىنى زاكاتنىڭ مەزكۇر 8 شەخستىن باشقىسىغا بېرىلمەسلىكىدۇر. بۇنداق ئىكەن، زاكات بەرگۈچىنىڭ زاكات ئۇچۇن ئايرىغان مېلىنى 8 گە بۆلۈپ، ئاندىن زاكات ئالىدىغان 8 شەخسنىڭ ھەر بىرىگە تەقسىم قىلىشى شەرت ئەمەس. بەلكى بۇ قىيىن ئىشتۇر. بولۇپمۇ كۆنىمىزدە بۇنداق قىلىش مۇمكىن ئەمەس. شۇڭا زاكات بەرگۈچى بېرىدىغان زاكىتىنى مەزكۇر 8 خىل شەخسنىڭ قايسى بىرىگە بەرسە بولىدۇ. چۈنكى زاكاتتىن مەقسەت ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىش بولغانلىقتىن، قايسى خىلدىكىلەرنىڭ ياردەمگە ئېھتىياجلىرى كۆپ بولسا شۇنداقلارغا بېرىش ئەۋزەلدۇر.

## 568. سۇئال: زاكات بېرىلمەيدىغانلار

زاكات 5 خىل شەخسكە بېرىلمەيدۇ. چۈنكى ئۇلارغا زاكات بېرىش جائىز بولمىغانلىقتىن، ئۇلارغا بېرىلگەن زاكات بىلەن زاكات پەرزى ئادا بولمايدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىلەر:

1- بايلار. باي- ئىسلام نەزەرىدە، زاكات بېرىشكە ئىقتىدارى يەتكەن (يەنى نورمال ئېھتىياجىنىڭ سىرتىدا 85 گرام ئالتۇن ياكى 595 گرامم كۈمۈش، پۇلى، ياكى ئۇنىڭ قىممىتىدە پۇل- مېلى بولغان) ئادەم دېمەكتۇر. بايلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ.

2- كۇففارلار. كاپىر- ئىسلام دىنىدىن باشقا بىر دىنغا ئېتىقاد قىلىدىغان ياكى ھېچقانداق بىر دىنغا ئىشەنمەيدىغان ئادەملەرگە قويۇلغان بىر ئاتالغۇدۇر. كاپىرلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ. ئۇلارغا بېرىلگەن تەقدىردىمۇ بۇنداق زاكات ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئادا تاپمايدۇ.

3- زاكات بەرگۈچىنىڭ ئاتا- ئانىسى. بۇ ماۋزۇدىكى ئاتا- ئانىلار- زاكات بەرگۈچىنىڭ ئاتا- ئانىسى، بوۋا- مومىلىرى ۋە جىمى ئەجدادلىرى دېمەكتۇر. زاكات بەرگۈچىنىڭ زاكاتىنى ئۆزىنىڭ ئاتىسىغا، ئانىسىغا، بوۋىلىرىغا ۋە مومىلىرىغا بېرىشى جائىز ئەمەستۇر. بۇنداق زاكات ئادا تاپمايدۇ. بۇنىڭدىكى سەۋەب شۇكى، كىشى ئاتا- ئانىسىنى، بوۋا- مومىلىرىنى بېقىشقا بۇيرۇلغان. ئاتا- ئانىلارنىڭ بارلىق چىقىملىرىنى قامداش ۋە ئۇلارنى ياخشى بېقىش بالىلىرىنىڭ ئۈستىدىكى ئۇنىڭدىن باش تارتالمايدىغان، ئالاھىدە ئەھمىيەتلىك بولغان بىر پەرزدۇر. زاكاتنى ئاتا- ئانىسىغا بەرگەن ئادەم خۇددى ئۆزىگە ئۆزى زاكات بەرگەنگە ئوخشاشتۇر. چۈنكى ئاتا- ئانىسىنى بېقىش ئۆزىنىڭ يالغۇز بۇرچىدۇر. ئاتا- ئانىغا بېرىلگەن زاكات بىلەن زاكات پەرزى ئادا تاپمايدۇ، ئەلۋەتتە.

شۇڭا پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى زاكاتنى ئۆزىنىڭ ئاتا- ئانىسىغا، بوۋا- مومىلىرىغا بېرىشنىڭ جائىز ئەمەسلىكىگە ۋە بۇنداق زاكاتنىڭ ئادا تاپمايدىغانلىقىغا بىردەك ئىتتىپاقتۇر.

4- زاكات بەرگۈچىنىڭ بالىلىرى. بۇ ماۋزۇدىكى بالىلار- زاكات بەرگۈچىنىڭ بالىلىرى، نەۋرىلىرى ۋە چەۋرىلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە، كىشىنىڭ ئۆز بالىلىرىغا، نەۋرىلىرىگە ۋە چەۋرىلىرىگە زاكات بېرىشى جائىز ئەمەستۇر. چۈنكى ئۇلارغا بېرىلگەن زاكات بىلەن زاكات پەرزى ئادا تاپمايدۇ. بۇنىڭدىكى سەۋەب شۇكى، بالىلارنىڭ، نەۋرىلەرنىڭ ۋە چەۋرىلەرنىڭ بارلىق ئېھتىياجلىرىنى تولۇق قامداش ئاتا- ئانىلارنىڭ ئۈستىگە پەرزدۇر. زاكاتنى ئۇلارغا بەرگەن ئادەم خۇددى ئۆزىگە ئۆزى زاكات بەرگەنگە ئوخشاشتۇر. نەتىجىدە بۇ زاكات مەقبۇل ئەمەستۇر.

5- زاكات بەرگۈچىنىڭ جورىسى. ئەر- ئايال ئىككىسىنىڭ بىر- بىرىگە زاكات بېرىشى جائىز ئەمەستۇر. چۈنكى ئۇلار بىر ئائىلە كىشىلىرى بولغانلىقتىن ئىقتىساد ھەر ئىككىسىگە ئائىتتۇر. ئەر-

ئايال ئىككىسىنىڭ بىر- بىرىگە زاكات بېرىشى ئۆزىگە ئۆزى زاكات بەرگەنگە ئوخشاشتۇر. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ پۈتۈن چىقىملىرىنى ۋە ئېھتىياجلىرىنى قامداش ئېرىنىڭ ئۈستىگە پەرزدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەرنىڭ ئايالىغا زاكات بېرىشى جائىز ئەمەس ۋە بۇنداق زاكات مەقبۇل ئەمەستۇر. ئەمما ئايال كىشى باي بولۇپ، ئۇنىڭ ئېرى پېقىر بولسا، بۇ ئايالىنىڭ ئۆز ئېرىگە زاكات بېرىشى جائىزمۇ ياكى ئەمەسمۇ؟ دېگەن مەسىلىدە فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ قاراشلىرى بىردەك ئەمەس. ئىمام شافىئىيگە كۆرە، بۇنداق ئەھۋال ئاستىدا، ئايالى ئېرىگە زاكات بەرسە ئۇنىڭ بەرگەن زاكىتى ئادا تاپىدۇ. ئەمما ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپە بىلەن ئىمام ئەھمەد ئىبنى ھەنبەلگە كۆرە، ئايال كىشىنىڭ ئېرىگە زاكات بېرىشى جائىز ئەمەس، بۇنداق بېرىلگەن زاكات ئادا تاپمايدۇ. ھەر ئىككى تەرەپنىڭ رايىنى كۈچكە ئىگە قىلغان دەلىللىرى باردۇر. خۇلاسە قىلغاندا، ئىمام ئەزەم بىلەن ئىمام ئەھمەدنىڭ « ئايال كىشىنىڭ ئۆز ئېرىگە زاكات بېرىشى جائىز ئەمەس» دېگەن كۆرىشى كۈچكە ئىگىدۇر. ئىسلام مەملىكەتلىرىمۇ بۇنىڭغا كۆرە ئىش كۆرمەكتە.

## 569. سۇئال: زاكات بېرىشتە دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

1. ساراڭغا ياكى قولىغا تاپشۇرۇپ ئىلىشنىڭ نىمىلىكىنى چۈشەنمەيدىغان بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىغا زاكات بىرىلمەيدۇ. ئەمما ۋەسىيەت ئارقىلىق ئىگىدارچىلىقنى ئۈستىگە ئالغان ئادەم تاپشۇرۇپ ئىلىپ شۇلارغا ئىشلەتسە بەرسە بولىدۇ.

2. قەرىزدار پېقىردىن ياكى بالىۋاقىلىرى بار پېقىردىن باشقا پېقىرلارغا زاكاتنى، زاكات مىقدارىدىن ئارتۇق بېرىش مەكرۇھتۇر. بىر پېقىرغا زاكاتتىن پەقەت ئۇنىڭ بىر كۈنلىكىگە يەتكىدەك بېرىش مۇستەھەپتۇر. ئەسلىدە توغرىسى زاكات ئايرىماقچى بولغان ئادەمنىڭ زاكىتىنى بەرمەكچى بولغان پېقىرنىڭ بالىۋاقىلىرىنىڭ بار يوقلىقىغا، ئۇنىڭ ئولتۇرۇۋاتقان ئۆيدە ئىجارىگە ئولتۇردىغانلىقى ياكى ئۇنداق ئەمەسلىكىگە ئوخشاش ئۇنىڭ ئەھۋالىرىغا قارىشى لازىم.

3. مال مۈلكىگە زاكات كېلىدىغان، لېكىن ئۆزى كاپىرلار شەھرىدە ياشايدىغان ئادەم زاكىتىنى كاپىرلار شەھرىدىكى مۇسۇلمان پېقىرلارغا ئەمەس مۇسۇلمان شەھرىدىكى مۇسۇلمان پېقىرلارغا بېرىدۇ. چۈنكى مۇسۇلمان يۇرتىدا ياشايدىغان پېقىرلار كاپىر شەھرىدە ياشايدىغان پېقىرلاردىن ياخشىدۇر.

4. زاكات مەھەللىدىكى پېقىرلارغا بېرىلىدۇ. ئۇنى بىر يۇرتتىن باشقا يۇرتقا يۆتكەش مەكرۇھتۇر. ئەگەر باشقا يۇرتتىكى پېقىر زاكات بەرمەكچى بولغان ئادەمنىڭ ئۇرۇغ تۇغقانلىرى ياكى بەك ئېھتىياجلىق ياكى بەك تەقۋادار ياكى مۇسۇلمانلارغا پايدىسى كۆپ ئادەم بولسا، بۇ ھالەتتە زاكاتنى ئۇ يۇرتقا يۆتكىسە بولىدۇ.

5. زاكات ۋە سەدىقىلەر دەسلەپ پېقىرە ئەر بىر توغقانلىرىغا، ئۇلاردىن قالسا قىز بىر توغقانلىرىغا، ئۇلاردىن قالسا ئۇلارنىڭ باللىرىغا، ئۇلاردىن قالسا دادا تەرىپىدىن بولغان تاغىللىرىغا، ئۇلاردىن قالسا دادا تەرىپىدىن بولغان ھاما ئاچىللىرىغا، ئۇلاردىن قالسا ئانا تەرىپىدىن بولغان تاغىللىرىغا، ئۇلاردىن قالسا ئانا تەرەپتىن بولغان ھاما ئاچىللىرىغا، ئۇلارېدىن قالسا باشقا ئورۇغ تۇغقانلارغا، ئۇلاردىن قالسا قۇلۇم قوشنىلارغا، ئۇلاردىن قالسا مەھەللىسىدىكى ئادەملەرگە ۋە ئۇلاردىن قالسا شەھرىدىكى ئادەملەرگە بېرىلىدۇ.

6. زاكاتنى نادان پېقىرغا بەرگەندىن ئىلىملىك پېقىرغا بەرگەن ياخشىدۇر. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر زاكات بەرمەكچى بولغان ئادەم زاكىتىنى يىل تۇشۇشتىن ئىلگىرى بەرمەكچى بولسا، ئۇنى

باشقا يۆرتقا يۆتكىسە توغرا بولىدۇ.

### 570. سۇئال: پىترى سەدىقىسىنىڭ يولغا قويۇلۇشى ۋە ھۆكۈمى

پىترى سەدىقىسى بولسا، زاكاتقا ئوخشاش ئىسلامدا مال ئارقىلىق ئادا قىلىنىدىغان ئىبادەتتۇر. بۇ ھەم پىترى زاكىتى دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئۇ ھىجرىيەنىڭ ئىككىنچى يىلى زاكات يولغا قويۇلۇشتىن ئىلگىرى يولغا قويۇلغاندۇر. پىترى سەدىقىسىنى بېرىش ۋاجىپتۇر. چۈنكى ئۇ، كەسكىن دەلىل بىلەن سابىت بولمىغان، شۇنىڭ ئۈچۈن پىترى سەدىقىسىنى ئىنكار قىلغان ئادەم كاپىر ھېساپلانمايدۇ.

### 571. سۇئال: پىتىر سەدىقىسىدە بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر

1. پىترى سەدىقىسىنى بېرىش، قەرزگە ۋە بالىۋاقىلىرىنىڭ نەپەقىلىرىگە ئوخشاش زۆرۈر بولغان ئېھتىياجلىرىدىن ئېشىپ تۇرىدىغان زاكاتنىڭ مىقدارىغا يەتكىدەك مال دۇنياغا ئىگە بولغان ھەر بىر مۇسۇلمان ھۆر ئادەمگە ۋاجىپتۇر.

2. پىترى سەدىقىسىنىڭ ۋاجىپلىقى روزا ھېيت كۈنىنىڭ تېڭى ئېتىش بىلەن سابىت بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ كۈنىنىڭ تېڭى ئېتىشتىن ئىلگىرى ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمگە ياكى ئۇنىڭدىن كېيىن تۇغۇلغان بالىغا ياكى مۇسۇلمان بولغان ئادەمگە پىترى سەدىقىسىنى بېرىش ۋاجىپ بولمايدۇ.

3. خۇددى زاكاتتا، زاكات بەرمەكچى بولغان ئادەمنىڭ ئەقلى ھۇشىنىڭ جايىدا بولۇشى ۋە ئۇنىڭ بالاغەتكە يېتىشى شەرت قىلىنغىنىدەك پىترى سەدىقىسىدە بۇ سەدىقىنى بەرمەكچى بولغان ئادەمنىڭ ئەقلى ھۇشىنىڭ جايىدا بولۇشى ۋە ئۇنىڭ بالاغەتكە يېتىشى شەرت ئەمەستۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن پىترى سەدىقىسىنى بېرىش مال- مۈلكى بار كىچىك بالىلارغىمۇ ۋە ساراڭلارغىمۇ ۋاجىپتۇر. پىترى سەدىقىسىنى ئۇ ئىككىسىنىڭ مال ـ مۈلكىدىن ئۇ ئىككىسىگە ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان ئادەم چىقىرىپ بېرىدۇ. ئەگەر ئۇ ئىككىسىگە ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان ئادەم ئۇ ئىككىسىنىڭ مال مۈلكىدىن پىترى سەدىقىسىنى چىقىرىپ بەرمىسە، پىترى سەدىقىسىنى كىچىك بالا بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىن ۋە ساراڭ ئوڭشالغاندىن كېيىن ئادا قىلىدۇ.

4. پىترى سەدىقىسىنى، ئۇنى بېرىش لازىم بولغان ئادەم ئۆزىنىڭ نامىدىن ۋە پېقىر كىچىك بالىسىنىڭ نامىدىن بېرىدۇ. ئەمما ئەگەر بالاغەتكە يەتكەن بالىسى ساراڭ ۋە پېقىر بولمىسا، ئۇ ئادەمگە ئۇ بالىنىڭ نامىدىن پىترى سەدىقىسىنى بېرىش لازىم ئەمەس.

5. ئەر، پىترى سەدىقىسىنى ئايالىنىڭ نامىدىن بېرىشكە بۇيرۇلمايدۇ. چۈنكى ئەرنىڭ ئايالىنىڭ ئۈستىدە بولغان ئىگىدارچىلىق ھوقۇقى خۇددى ئۆزىنىڭ كىچىك بالىسىنىڭ ئۈستىدە بولغان ئىگىدارچىلىق ھوقۇقىغا ئوخشاش مۇكەممەل ئەمەستۇر. ئەگەر بىر ئادەم ئايالىنىڭ ۋە بالاغەتكە يەتكەن بالىسىنىڭ ئىجازىتىسىز ئۇلارنىڭ نامىدىن پىترى سەدىقىسىنى بەرگەن بولسا، توغرا بولىدۇ. چۈنكى ئادەتتە ئۇلار بۇ ئىشقا ئىجازەت بېرىدۇ.

6. پىترى سەدىقىسى ئۈچۈن ئەگەر بۇغداي ياكى بۇغداي ئۇنى بەرمەكچى بولسا، ھەر بىر جان ئۈچۈن يېرىم سا بېرىدۇ. ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ كۆزقارىشىچە، پىترى سەدىقىسى ئۈچۈن شۇ نەرسىلەرنىڭ ئۆزلىرى ئەمەس ئۇلارنىڭ ھېيت كۈنلىرىدىكى بازاردىكى باھاسىغا ھېساپلاپ پۇلىنى بەرسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى پىترى سەدىقىسىنىڭ يولغا قويۇلۇشتىكى مەقسەت بولسا، پېقىرلارنىڭ ھېيت كۈنىدىكى ئېھتىياجلىرىنى قامداشتۇر. ئۇ كۈندە پېقىر يېمەك ئىچمەكتىن

باشقا نەرسگە بەك ئېھتىياجلىق بولۇشى مۇمكىن.

7. پىترى سەدىقىسىنى ئادا قىلىشنىڭ ۋاجىپلىقى مۇئەييەن بىر ۋاقىتقا قاراشلىق ئەمەستۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنى روزى ھېيت كۈنىدىن بۇرۇن ياكى كېيىن بەرسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى پىترى سەدىقىسىنى ئادا قىلىشقا بۇيرۇپ كەلگەن بۇيرۇق خۇددى زاكاتقا ئوخشاش ئۇنى پالانى ۋاقىتتا ئادا قىل! دەپ كەلمىدى. ھەتتا پېقىرلارنى ھېيت كۈنى كىشىلەردىن بىر نەرسە تىلەشتىن بىھاجەت قىلىش ئۈچۈن پىترى سەدىقىسىنى روزا ھېيت نامىزىنى ئوقۇغىلى چىقىشتىن ئىلگىرى بېرىش ئەڭ ياخشىدۇر.

8. پىترى سەدىقىنى بېرىش لازىم بولغان ئادەم ئۇنى بېرىشنى كېچىكتۈرۈش بىلەن ئۇ سەدىقە ئۇ ئادەمنىڭ بويىنىدىن چۈشۈپ كەتمەيدۇ. لېكىن ساۋابى كېمىيىپ كېتىدۇ. بىر ئادەم پىترى سەدىقىسىنى بىر پېقىرغا ياكى بىر نەچچە پېقىرغا بەرسىمۇ بولىدۇ. لېكىن بىر نەچچە پېقىرغا بېرىش مەكرۇھتۇر. چۈنكى بىر ئادەم پىترى سەدىقىسىنى بىر نەچچە پېقىرغا بەرسە، ئۇ سەدىقە ئۇلارنىڭ شۇ كۈندىكى ئېھتىياجلىرىنى قامدىيالماسلىقى مۇمكىن. شۇڭا پىترى سەدىقىسىنى بىر نەچچە پېقىرغا بەرگەن ئادەم يۇقىرىدا بايان قىلىنىپ ئۆتكەن ھەدىسكە خىلاپ ئىش قىلغان بولىدۇ. پىترى سەدىقىسىمۇ يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن زاكات بېرىلىدىغان سەككىز خىل ئادەملەرگە بېرىلىدۇ.

## بەشىنچى باپ. زاكات توغرىلىق سوئاللارغا جاۋابلار

### 572. سوئال: زاكاتتا بېرىلىدىغان ماللارنىڭ قىممىتىنى بېرىشكە بولامدۇ؟

كۆپ ساندىكى فىقھشۇناس ئالىملىرىغا كۆرە، زاكات بېرىشتە، ھەر قانداق بىر مالنىڭ زاكىتىنى شۇ مالنىڭ ئۆز جىنسىدىن بېرىش لازىم كېلىدۇ. ئۇنىڭ بەدىلىگە خەلق پۇلىدىكى قىممىتىنى بېرىشكە بولمايدۇ. چۈنكى زاكات ئىبادەتتۇر. ئىبادەتلەر شەرىئەتتە كۆرسىتىلگەن بويىچە ئادا قىلىنىشى كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى يەمەنگە ۋالىي قىلىپ ئەۋەتكىنىدە، ئۇنىڭغا: « ئاشلىقتىن ئاشلىق، قويدىن قوي، كالىدىن كالا ۋە تۆگىدىن تۆگە زاكات يىغقىن» دەپ تەۋسىيە قىلغان.

ئەمما ئىمام ئەزەم ئەبۇ ھەنىپە باشچىلىقىدىكى فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ كۆرىشى بويىچە، ھەر قانداق مالنىڭ زاكىتى ئۈچۈن ئۇنىڭ قىممىتىنى بېرىشكە بولىدۇ. چۈنكى زاكات بېرىشتىن مەقسەد پېقىرلارنىڭ ۋە باشقىمۇ ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ ئىقتىسادىي قىيىنچىلىقلىرىنى يەڭگىللىتىشتىن ئىبارەتتۇر. پېقىرلارنىڭ ۋە باشقىمۇ ئېھتىياج ئىگىلىرىنىڭ ھاجەتلىرىنى ئاشلىق، ئۈزۈم، خورما، كىيىم- كېچەك ۋە باشقىمۇ ماللار بىلەن راۋا قىلغىلى بولغاندەك، بېرىدىغانلارنىڭ بەدىلىگە نەق پۇل بېرىپمۇ راۋا قىلغىلى بولىدۇ. بەلكى ئىككىنچىسى ھاجەتمەنلەرنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇ. چۈنكى ھاجەتمەنلەر نەق پۇلغا ئۆزلىرىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى خالىغانچە سېتىۋالالايدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن، مەيلى ئاشلىق، مېۋە ۋە كۆكتاتلارنىڭ ئۆشرە زاكىتى بولسۇن، مەيلى ئالتۇن، كۈمۈشنىڭ زاكىتى بولسۇن، مەيلى چارۋا ماللىرىنىڭ زاكىتى بولسۇن، مەيلى ئۇلاردىن باشقىمۇ ماللارنىڭ زاكىتى بولسۇن، ئۇلارنىڭ خەلق پۇلىدىكى قىممىتىنى بېرىش جائىزدۇر.

### 573. سوئال: باج ـ سېلىقلار زاكاتنىڭ ئورنىدا تۇرامدۇ؟

ھۆكۈمەتلەر تەرىپىدىن دېھقانلارنىڭ تېرىملىرىغا، تىجارەتچىلەرنىڭ ماللىرىغا، چارۋىچىلارنىڭ

چارۋىلىرىغا ۋە باشقمۇ كەسپدارلارنىڭ كەسپلىرىگە بەلگىلەنگەن باج. سېلىقلار ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان زاكات ئۈچۈن بەدەل بولۇپ، يوقىرىقىلارنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىشتىن بىھاجەت بولۇشقا بولامدۇ؟ دېگەن سۇئالغا جاۋاپ بېرىشتىن ئاۋۋال، زاكات بىلەن باجنىڭ خۇسۇسىيىتىنى ۋە بۇ ئىككىسى ئوتتۇرىسىدىكى پەرقلەرنى قىسقىچە بايان قىلىشقا توغرا كېلىدۇ:

1. ھۆكۈمەتلەر تەرىپىدىن تېرىم يەرلىرىگە بەلگىلەنگەن باج. سېلىقلارنىڭ ۋەزىپىسى زاكاتنىڭ ۋەزىپىسىدىن پەرقلىقتۇر. مەسىلەن: باج. سېلىقلار تېرىم يەرلىرى تېرىلغان ياكى تېرىلمىغان بولۇشىدىن قەتئىينەزەر تېرىم ئىگىلىرىدىن ئېلىنىدۇ. ئەمما زاكات پەقەت تېرىلغان يەرنىڭ مەھسۇلاتىدىن بېرىلىدۇ.

2. باج. سېلىقلاردىن يىغىلغان مەبلەغ دۆلەتنىڭ ئومۇمىي ئېھتىياجلىرىغا ئىشلىتىلىدۇ. ئەمما زاكاتتىن يىغىلغان مەبلەغ ۋەماللار ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە بەلگىلىگەن 8 خىل شەخسكىلا بېرىلىدۇ.

3. زاكات. زاكات بېرىشكە شەرتى توشقان مۇسۇلمان كىشىدىن ئېلىنىدۇ. ئەمما باج. سېلىقلار مۇسۇلمان بولسۇن ۋە غەيرى مۇسۇلمان بولسۇن، ھەر قانداق تېرىم، تىجارەت ۋە كەسپ ئىگىلىرىدىن ئېلىنىدۇ.

4. باج. سېلىقلار دۆلەت تەرىپىدىن بەلگىلىنىدۇ. ئىسلام دۆلىتىدە بولسا باج. سېلىقلار مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمىي مەنپەئەتى ئۈچۈن پايدىلىق بولۇش ياكى بولماسلىق ئېتىبارى بىلەن بەلگىلىنىدۇ. ئەگەر باج. سېلىقلارنىڭ مۇسۇلمانلار جەمئىيىتى ئۈچۈن بىرەر پايدىسى بولمىسا ئىسلام دۆلەتلىرىنىڭ پۇقرالارنىڭ ئۈستىگە باج. سېلىقلارنى بەلگىلەش ھوقۇقى يوقتۇر. شۇنىڭدەك، دۆلەتنىڭ زاكات ماللىرىنى ئومۇمنىڭ ئىشلىرى ئۈچۈن قوللۇنۇشى ياكى باج بىلەن كۆپايە قىلىپ زاكاتنى ئەمەلدىن قالدۇرۇشى ئىنتايىن خاتادۇر. زاكات ئاللاھ تائالانىڭ بىۋاستە بۇيرىقى بىلەن بەلگىلەنگەن ئىجتىمائىي ئىبادەتتۇر. ئىسلام دۆلەتلىرى زاكات پەرزىنى ئىجرا قىلىشقا بۇيرۇلغان. بۇنىڭغا بىنائەن، دۆلەتنىڭ زاكاتنى بېرىشتىن باش تارتقۇچىلارغا بېسىم ئىشلىتىشمۇ ھەقلىقتۇر.

## 574. سۇئال: زاكاتنى بىر دۆلەتتىن ئىككىنچى بىر دۆلەتكە يۆتكەشكە بولامدۇ؟

ئەسلىدە ھەر دۆلەتتە توپلانغان زاكات ماللىرى شۇ دۆلەتنىڭ پۇقرالىرىدىن بولغان ئېھتىياج ئىگىلىرى ئۈچۈن سەرپ قىلىنىدۇ. ئەمما باشقا دۆلەتلەردىكى مۇسۇلمانلار ئۆز دۆلىتىدىكىلەردىن كۆپرەك ئېھتىياجلىق بولسا، زاكاتنى شۇ دۆلەتلەردىكى ئېھتىياجلىق مۇسۇلمانلارغا بېرىش ئەۋزەلدۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زاكات توغرىلىق ئېيتقان: « ئاللاھ ئۇلارنىڭ بايلىرىدىن ئېلىپ پېقىرلىرىغا بېرىلىدىغان زاكات پەرزىنى بەلگىلىدى» دېگەن ھەدىسىدىكى «پېقىرلار » مۇسۇلمانلارنىڭ پېقىرلىرى بولۇپ، دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىكى پېقىرلارنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. مۇسۇلمانلار دۇنيانىڭ ھەر قايسى مەملىكەتلىرىگە تارقالغان بولسىمۇ ئۇلار ئۆز ئارا قېرىنداشلاردۇر.

شۇنىڭدەك، نېفت بايلىقىغا ئىگە باي دۆلەتلەرنىڭمۇ پۇل. ماللىرىنىڭ زاكىتىنى ئۆز ئېقلىمىنىڭ پېقىرلىرىدىن بەكرەك ياردەمگە ئېھتىياجلىق بولغان باشقا ئىسلام دۆلەتلىرىگە بېرىشى ئەۋزەلدۇر. ئەگەر كىشىنىڭ ئۆز دۆلىتىدىكى پېقىرلارنىڭ ياردەمگە بولغان ئېھتىياجى باشقا دۆلەتلەردىكى مۇسۇلمان پېقىرلىرىغا ئوخشاش ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك بولسا، زاكاتنى باشقا دۆلەتلەرگە يۆتكىمەستىن، ئۆز دۆلىتىنىڭ، مەھەللىسىنىڭ پېقىرلىرىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىشى

ياخشىدۇر. چۈنكى يېقىندىكىلەرنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىش ئۇزاقتىكىلەرنىڭ ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىشتىن ئەۋزەل ۋە زۆرۈردۇر.

### 575. سۇئال: بەلگىلەنگەن زاكات مىقدارىدىن كەم ـ زىيادە قىلىشقا بولامدۇ؟

يۇقارىدا بايان قىلىنىپ ئۆتكەن ئالتۇن، كۈمۈش، خەلق پۇلى، تىجارەت ماللىرى، ئاشلىق، مېۋە، كۆكتاتلار، چارۋا ماللىرى، يەر ئاستى بايلىقلىرى، دېڭىز بايلىقلىرى ۋە باشقىلا قاتارلىق زاكات كېلىدىغان ھەر خىل ماللار ئۈچۈن بەلگىلەنگەن ئوخشاش بولمىغان زاكات بېرىش مىقدارلىرى شەرىئەت نەزەرىدە ئەڭ ئەدنا مىقدارلار بولۇپ، بۇ مىقدارلاردىن ئاز بېرىلگەن زاكات قەتئى ئادا بولمايدۇ. ئەمما ئۇنىڭدىن ئاشۇرۇپ قانچىلىك كۆپ بېرىلسە شۇنچىلىك كۆپ ساۋاپ ۋە بەرىكەت بولىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ماۋزۇنى قۇرئان كەرىمدە مۇنداق بىر مىسال بىلەن بايان قىلغان: « ئاللاھنىڭ يولىدا پۇل ـ مېلىنى سەرپ قىلغانلارنىڭ ( سەرپ قىلغان نەرسىسى يەرگە تىكىلىپ) 7 باشاق چىقارغان، ھەر باشقىدا 100 دىن دان تۇتقان بىردانغا ئوخشايدۇ. ئاللاھ خالىغان بەندىسىگە ھەسسىلەپ ( ساۋاپ ۋە بەرىكەت) بېرىدۇ.» ( بەقەر سۈرىسى 261ـ ئايەت )

شۇنىڭدەك، زاكاتنىڭ پەرز بۇلۇشى ئۈچۈن بەلگىلەنگەن مۇئەييەن مىقدارغا يەتمىگەن دەرىجىدە ئازراق پۇل ـ مالغا ئىگە بولغانلارنىڭمۇ ئۆز ئىختىيارى بىلەن زاكات بېرىشى پەزىلەتلىك ئىشلاردىن سانىلىدۇ. ساۋابىمۇ كۆپ بولىدۇ. بەلكى ئاللاھ تائالا يوقىرىقى ئايەتتە قىلغان ۋەدىسى بويىچە، ئۇلارنىڭ بۇ ياخشىلىقلىرى يۈزىسىدىن ئۇلارنىڭ پۇل ـ ماللىرىغا بەرىكەت بېرىپ كۆپەيتىپ بېرىدۇ.

### 576. سۇئال: بىراۋنى پېقىر دەپ ئويلاپ زاكاتنى ئۇنىڭغا بېرىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ پېقىر ئەمەسلىكى ئوتتۇرىغا چىققان بولسا، ئۇنىڭغا بېرىلگەن زاكات ئادا تاپامدۇ؟

ئەسلىدە زاكات بېرىشتە ئۇنىڭغا ھەقلىق بولغانلارنى ئېنىقلاپ، تېپىپ شۇلارغىلا بېرىش ئارقىلىق زاكات پەرزىنى ئادا قىلىش تەلەپ قىلىنىدۇ. شۇڭا ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدىكى مۇسۇلمانلارنى زاكات بېرىشكە بۇيرىغان ئايەتلەردە، زاكاتنى ئۇنىڭغا ھەقلىق بولغان شەخسلەرنى تېپىپ، شۇلارغا يەتكۈزۈپ بېرىش ئارقىلىق بۇ پەرزنى جايىدا ئادا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. بۇ نىڭغا بىنائەن، زاكاتنى قانداقلا بىرسىگە بېرىش بىلەن پەرز ئادا تاپمايدۇ. بەلكى زاكاتقا ھەقلىق بولغانلارنى ئىزدەپ تېپىپ شۇلارغا بېرىش ئارقىلىقلا زاكات پەرزى ئادا تاپقان بولىدۇ. ئەمما زاكات بەرگۈچى بىراۋنى پېقىر دەپ تونۇپ زاكاتنى ئۇنىڭغا بەرگەندىن كېيىن، زاكات ئالغۇچىنىڭ پېقىر ئەمەسلىكى ئوتتۇرىغا چىققان بولسا، زاكات بەرگۈچىنىڭ زاكاتنى بەرگەن ۋاقتىدىكى ئۇنى پېقىر دەپ بىلگەن ئېتىقادى ئېتىبارى بىلەن ئۇنىڭ بەرگەن بۇ زاكىتى جائىزدۇر. بۇنداق زاكات ئادا تاپىدۇ. بۇ ۋاقىتتا زاكات بەرگۈچىنىڭ قايتا زاكات بېرىشىگە ھاجەت يوق. بەلكى، زاكات بەرگۈچى ئۇنى بەرگەن ۋاقتىدا ئۆز گۇمانى بويىچە پېقىرغا بەرگەن بولىدى. چۈنكى كىمنىڭ باي، كىمنىڭ پېقىر ئىكەنلىكىنى ئايرىۋېلىش ھەر ۋاقىت ئۇڭاي ئەمەس. ئەمما كىشىلەرنىڭ زاكات ئېلىشقا ئېھتىياجلىق ياكى ئەمەسلىكىنى ئۆزىدىن سوراش شەرت ئەمەس، بەلكى بۇ ياخشى ئىش ئەمەس. ئۆزىدىن سورىماستىن باشقىلاردىن ئۇنىڭ ئەھۋالىنى ئىگىلەشكە بولىدۇ. شۇنداق قىلىش ئەڭ ياخشى يولدۇر.

### 577. سۇئال: قانداق نەرسىلەرگە زاكات كەلمەيدۇ؟

ئىسلام دىنى كىشىلەرنىڭ نورمال ئېھتىياجلىرى ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان نەرسىلەردىن زاكات

بېرىشنى پەرز قىلمىدى. پەقەت نورمالدىكى ئېھتىياجىنىڭ سىرتىدىكى پۇل- مالنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىشقا بۇيرىدى. بۇنىڭغا بىنائەن، ئېيتمىزكى، كىشىنىڭ ئۆزى ۋە ئائىلىسىدىكىلەر قوللىنىۋاتقان ماشىنىلىرىغا، ئۆزى ۋە بالىلىرى ئولتۇرۇۋاتقان ئۆي- ئىمارەتلىرىگە، ئايالى، قىزلىرى، ۋە كېلىنلىرى ئىشلىتىۋاتقان ئالتۇن، كۈمۈش ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك ماددىلاردىن ياسالغان زىننەت بۇيۇملىرىغا، ئۆي جىھازلىرىغا، ھۈنەر ئەسۋابلىرىغا، كىتاب- ماتېرىياللىرىغا ۋە مۇندىن باشقىمۇ ئۆزى ۋە ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرى ئۈچۈن ئىشلىتىۋاتقان ئەشيالىرىغا زاكات كەلمەيدۇ. يوقىرىقىلار قانچىلىك قىممەت باھالىق ئەشيالار بولسۇن، ئىشلىتىۋاتقان ئىكەن ئۇلارغا زاكات كەلمەيدۇ.

**578. سۇئال: كىچىك بالىلارغا زاكات بېرىشكە بولامدۇ؟**

كىچىك بولسۇن، چوڭ بولسۇن ھەر قانداق يېتىمگە زاكات بېرىش جائىز بولغاندەك، ئاتىسى پېقىر بولغان كىچىك بالىلارغىمۇ زاكات بېرىش جائىزدۇر. ئەمما ئاتا- ئانىسى باي بولغان كىچىك بالىلارغا زاكات بېرىش جائىز ئەمەستۇر. چۈنكى بۇنداق بالىلار ئاتا- ئانىسىنىڭ باي بولغانلىق ئېتىبارى بىلەن باي ھېسابلىنىدۇ.

**579. سۇئال: ئۆزى ياش، ئىشلەشكە قادىر كىشىلەرگە زاكات بېرىشكە بولامدۇ؟**

ئېھتىياج ئىگىلىرىدىن ئىشلەشكە كۈچى بار، ئۆزى ياش كىشىلەرگە زاكات ھالال ئەمەستۇر. كۈچى بار ياشلارغا زاكات بېرىشنىڭ مەنئى قىلىنىشىدىكى سەۋەب، كىشىلەرنى ئىشلىمەستىن يېتىۋېلىشقا، ھورۇنلۇققا كۆندۈرۈپ قويماسلىق ئۈچۈن بولسا كېرەك. چۈنكى بەزى تەييارتاپلار ئۈچۈن ھورۇنلۇق ھەسەلدەك تاتلىق، ئىشلەش بولسا زەھەردەك ئاچچىق تېتىيدۇ. مۇنداقلار ياردەمگە ئېھتىياجلىق بولسىمۇ بۇلارغا زاكات بېرىلمەيدۇ. بىزنىڭ دىنىمىز ئىشلەشنى ئىبادەت قاتارىدىن ساناپ ئۇنىڭغا ساۋاب بېرىدىغان، ھورۇنلۇقنى قەتئىي ياقتۇرمايدىغان بىر ئىلغار دىندۇر. ئەمما ئۆزى ياش ۋە كۈچىمۇ بار، بىراق ئىشلەي دېسە ئىش تاپالمىغان ياكى ئىشلىسىمۇ تاپقانلىرى بىلەن ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدىيالمىغان كىشىلەرگە زاكات بېرىشكە بولىدۇ. شۇنىڭدەك، كېسەللىك سەۋەبى بىلەن ئىشلىيەلمىگەن ياشلارغىمۇ زاكات بېرىشكە بولىدۇ. چۈنكى يوقىرىقىلار زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغانلاردۇر.

**580. سۇئال: بانكىنىڭ چەكلىرى ۋە كارتىشكىلىرىگىمۇ نەق پۇلغا ئوخشاش زاكات كېلەمدۇ؟**

بانكىدىن نەق پۇلنىڭ بەدىلىگە بېرىلگەن چەكلەر ۋە كارتىشكىلارغا ئەلۋەتتە زاكات كېلىدۇ. چۈنكى ئۇلار نەق پۇلغا ئوخشاشتۇر. بۇلارنىڭ زاكىتىنى خەلق پۇلدىن بېرىلىدۇ.

**581. سۇئال: بانكىنىڭ ئۆسۈمنى زاكاتقا ھېسابلاپ بېرىشكە بولامدۇ؟**

بانكىنىڭ ئۆسۈمى جازانىدۇر. جازانە نىجىس ۋە ھارامدۇر. جازانىدىن ئىبارەت مۇنداق ھارام مالنى ئۆزى ئىشلىتىشكە ھالال بولمىغان يەردە ئۇنى باشقىلارغا يىگۈزۈشكە بولمايدۇ، ئۇنى زاكاتقا ھېسابلاپ بېرىشكە تېخىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى ئۇ ـھارام پۇل. شۇنىڭغا ئوخشاش، جازانىدىن باشقىمۇ ھارام ماللارنى زاكات ياكى سەدەقە ھېسابىدا كىشىلەرگە بېرىش ھارامدۇر، يەنى ئۇ مەقبۇل بولمايدۇ.

**582. سۇئال: بانكا ئۆسۈمنى قانداق قىلىش كېرەك؟**

بانكىنىڭ ئۆسۈمنى قانداق قىلىش توغرىلىق 4 يول بار: بىرى، ئۆزى خەشلەش. بۇ جائىز ئەمەس، چۈنكى ئۆسۈمنى يېيىش ئەڭ ئېغىر گۇنالاردىن سانىلىدۇ. ئۇ ھارام بولغاندىمۇ ئەڭ

نجىس هاراملارنىڭ بىرىدۇر. ئىككىنچىسى، بانكىدا ئىئانە ھېسابىدا قالدۇرۇش. بۇمۇ جائىز ئەمەس. چۈنكى جازانىغا ياردەم بېرىش ئېغىر گۇناھلاردىن سانىلىدۇ. ئۈچىنچىسى، سەدىقە ھېسابىدا پېقىرلارغا بېرىش. بۇ توغرا ئەمەس. چۈنكى ھارام مال سەدىقىگە يارىمايدۇ ۋە قوبۇل بولمايدۇ. تۆتىنچىسى، قولىدىكى بۇ ھارام پۇلدىن قۇتۇلۇش نىيىتى بىلەن ئۇنى بىرەر پېقىرغا بەدەلسىز ھالدا بېرىۋېتىش. يوقىرىقى 4 يولنىڭ ئاخىرقىسى بىلەن بۇ ھارامدىن قۇتۇلۇشقا بولىدۇ. چۈنكى ئىسلام نەزەرىدە ھارام ئىككى تۈرلۈك بولۇپ: بىرى، ھارام ئەينى، يەنە بىرى، ھارام ھۆكمىدۇر. ھارام ئەينىي- ئۆز زاتى ئېتىبارى بىلەن ھارام بولغان ھاراق، چوشقا گۆشىغا ئوخشىغان ھاراملاردۇر. ئەمما ھارام ھۆكمىي- ئۆز زاتى ئېتىبارى بىلەن ئەمەس، بەلكى مۇئامىلە ئېتىبارى بىلەن ھارام بولغان ئۇسۇم، ئوغۇرلانغان مالغا ئوخشىغان ھاراملاردۇر. ئۇسۇم ئۆز زاتى ئېتىبارى بىلەن ھارام بولماستىن، بەلكى مۇئامىلە يەنى جازانە قىلىش بىلەن ھارام بولغان پۇلدۇر. چۈنكى پۇل دېگەن ئۆز زاتى ئېتىبارى بىلەن ئېيتقاندا، بىر قەرغەز، قەرغەز دېگەننىڭ ھاللىلى ۋە ھارىمى بولمايدۇ. 10 يۈەن پۇلنى سىز ئىشلەپ تاپقان بولسىڭىز ئۇ سىز ئۈچۈن ھالال، ئەگەر بىراۋ ئۇنى سىزدىن ئوغۇرلىغان بولسا بۇ 10 يۈەن پۇل ئوغرى ئۈچۈن ھارامدۇر. شۇنىڭغا ئوخشاش، ئۇسۇمنى بىرەر پېقىرغا بەدەلسىز بەرگەندە، ئۇ ئالغۇچىسى ئۈچۈن ھالالغا ئايلىنىدۇ. ئۇنى بەرگەن كىشىگە ساۋاپ ياكى گۇنا بولمايدۇ، پەقەت قولىدىكى ئۇسۇمدىن ئىبارەت ئۇ ھارام پۇلدىن قۇتۇلغان بولىدۇ. ھازىرقى زامان مۇجتەھىد ئالىملىرىدىن دوكتۇر يۇسۇف ئەل قەردلۋىي بۇ مەسىلە توغرىلىق توختىلىپ:« بانكىنىڭ ئۇسۇمنى ئۆزى ئىشلەتمەستىن، باشقا ھاجەتمەنلەردىن بىرەرسى خەجلىسە ئۇنىڭ ئۈچۈن ھالال بولىدۇ. چۈنكى جازانە مۇئامىلىسىنى قىلغان ئادەم ئۇ ئەمەس. قىسقىسى، ئۇسۇمدىن ئىگىسىنىڭ پايدىلىنىشى ھارام، ئەمما بەدەلسىز ھالدا باشقىسىغا بېرىۋەتسە، ئۇنى ئالغان كىشى ئۈچۈن ئۇ ھالالدۇر » دەيدۇ. (الفتاۋى- پەتىۋا يۇسۇف ئەل قەرداۋىي)

**583. سۇئال: زاكات ئۈچۈن ئايرىغان مال زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولغان كىشىلەرگە بېرىشتىن بۇرۇن ھالاك بولغان بولسا قانداق قىلىش كېرەك؟**

بۇنداق ھالەتتە زاكات قايتا بېرىلىدۇ. چۈنكى بېرىدىغان زاكاتنى ئايرىغانلىق زاكاتنى ئادا قىلغانغا ياتمايدۇ. بەلكى ئۇنى زاكاتقا ھەقلىق بولغانلارغا يەتكۈزۈپ بېرىش بىلەنلا زاكات پەرزى ئادا بولىدۇ. بۇ پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ ئورتاق قارارىدۇر.

**584. سۇئال: ئاتا- ئانىسى باي بولسىمۇ ئۆزى مۇھتاجلىقتا قالغان كىشىگە زاكات بېرىشكە بولامدۇ؟**

ئاتا- ئانىسى باي بولسىمۇ ئۇلارنىڭ بايلىقىدىن مەھرۇم بولغان ياكى پايدىلىنالمىغان ۋە پېقىرلىققا قالغان كىشىگە زاكات مېلىدىن بېرىش جائىزدۇر. شۇنىڭدەك، ئېرى باي بولغان بولسىمۇ، ئۇنىڭ بايلىقىدىن مەھرۇم بولغان ۋە مۇھتاجلىقتا قالغان ئايال كىشىگىمۇ زاكات مېلىدىن بېرىش جائىزدۇر.

**585. سۇئال: بالىسى باي بولسىمۇ ئۆزى مۇھتاجلىقتا ياشايدىغان ئادەمگە زاكات بېرىش جائىزمۇ؟**

بالىسى باي بولسىمۇ، ئۇنىڭ ياردىمىگە ئېرىشەلمىگەن ۋە پېقىرلىقتا ياشايدىغان ئادەمگە زاكاتتىن بېرىش جائىزدۇر. چۈنكى مۇنداق كىشى بالىسىنىڭ بايلىقى ئېتىبارى بىلەن باي، ئەمما ئۆزىنىڭ مۇھتاجلىقى ۋە بالىسىنىڭ بايلىقىدىن مەھرۇملىقى ئېتىبارى بىلەن پېقىرنىڭ قاتارىدىن

سانىلىدۇ.

**586. سۇئال: زاكات ئالغۇچى پېقىرنىڭ تەقۋا، دىيانەتلىك كىشىلەردىن بولۇشى شەرتمۇ؟**

زاكات ئېلىشقا ھەقلىق بولۇشنىڭ شەرتى، زاكات ئالغۇچىنىڭ مۇسۇلمان ۋە ئېھتىياج ئىگىسى بولۇشتىن ئىبارەتتۇر. ئەمما زاكات ئالغۇچىنىڭ تەقۋا ياكى پاسىق بولۇشى سۈرۈشتە قىلىنمايدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ زاكات ئالغان پۇل- مالنى ھاراق ئىچىش، قىمار ئويناش، نەشە چېكىشكە ئوخشاش ھارام ئىشلارغا خەجلەيدىغانلىقىنى ئېنىق بىلگەن كىشىنىڭ ئۇنىڭغا زاكات بېرىشى ياخشى ئەمەستۇر. چۈنكى بۇنداق قىلىش مەسىيەتكە ياردەم بەرگەنلىك قاتارىغا كىرىپ قالىدۇ. ئەمما ئۇنىڭغا بېرىلگەن زاكات پۇلنى ھارام ئىشلارغا خەجلەيدىغانلىقىنى گۇمان بىلەن ياكى باشقىلارنىڭ ئېغىزىدىن بىلگەن تەقدىردىمۇ زاكاتنى ئۇنىڭغا بېرىش جائىزدۇر ۋە بۇ زاكات ئادا بولىدۇ. چۈنكى، گۇمانغا ۋە ئىشەنچىسىز كىشىلەرنىڭ ئىغۋالىرىغا يۆلىنىپ ئىش كۆرۈش بىزنىڭ دىنىمىزدا چەكلەنگەن بىر يامان ئىشتۇر.

**587. سۇئال: ئىسلامدا زاكاتتىن باشقىمۇ ياردەم ۋاستىلىرى بارمۇ؟**

زاكاتتىن باشقىمۇ ياردەم ۋاستىلىرى كۆپتۇر. سەدىقە، ياردەم، سىلە- رەھىم، ئېھسان ۋە باشقىمۇ ئاتالغۇلار ئاستىدا بۇيرۇلغان ياردەم ۋاستىلىرى ئۇنىڭ مىسالىدۇر. ئاللاھ تائالا ئۆز ھېكمىتىگە ئاساسەن، مۇسۇلمانلارغا زاكاتتىن ئىبارەت بولغان مەجبۇرى ياردەم ۋاستىسىنى بۇيرۇش بىلەن بىرگە، سەدىقە، ياردەم، ئېھسان، سىلە- رەھىم ۋە باشقىلار قاتارلىق ئىختىيارى ياردەم ۋاستىلىرىنى بۇيرۇش ئارقىلىق مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىنىڭ بىرلىك، بىراۋەرلىك، قېرىنداشلىق ئىچىدە گۈللەپ ياشىنىشىنى مەقسەت قىلغان. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا ياردەم قىلىشىشىنى ئىماننىڭ كېرەكلىك ماددىلىرىدىن قىلىپ بەلگىلىگەن.

**588. سۇئال: سىلە- رەھىم دېگەن نېمە؟**

سىلە- رەھىم- ئۇرۇق- تۇغقانلارغا ياخشىلىق قىلىش دېمەكتۇر. سىلە- رەھىم ئاللاھ تائالا ئۆزى بىۋاستە بۇيرىغان ئەڭ ئەھمىيەتلىك ئىبادەتلەردىندۇر. ئۇنى تەرك ئېتىش ئېغىر گۇناھلاردىن سانىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: «ئاللاھ تائالاغا بەرگەن ۋەدىنى مۇستەھكەملىگەندىن كېيىن بۇزغانلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار، ئاللاھ تائالانىڭ سىلە- رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى تۇتمىغانلار، ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ.» دەيدۇ. ( رەئد سۈرىسى 25- ئايەت )

زاكات ۋە ھەر قانداق ياردەمنى ئەڭ ئاۋۋال ئۆزىنىڭ پېقىر تۇغقانلىرىغا بېرىش ئەڭ ئەۋزەلدۇر. ئۇرۇق- تۇغقانلارغا قىلىنغان ياردەمدە سەدىقە بىلەن سىلە- رەھىم ھەر ئىككىسىنىڭ ساۋابى باردۇر. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مىسكىنگە سەدىقە بېرىش پەقەت سەدىقىنىڭ ساۋابىغا ئېرىشتۈرىدۇ. تۇغقانلارغا سەدىقە بېرىش سەدىقە ۋە سىلە رەھىمنىڭ ساۋابىغا ئېرىشتۈرىدۇ. (نەسائى: 2582)

**589. سۇئال: زاكات بېرىشنىڭ پەرز بولۇشىغا يېتەرلىك شەرتلىرى تولۇقلىنىپ بولغان مالنىڭ زاكىتىنى ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈش جائىزمۇ؟**

زاكاتنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن يېتەرلىك مىقداردا پۇل- مالغا ئىگە بولغانغا ھىجرىيە ھېسابىدا تولۇق بىر يىل ئۆتكەندىن كېيىن، ئۇنىڭ زاكىتىنى ئادا قىلىش پەرز بولۇپ بەلگىلىنىدۇ ۋە ھامان ئۇنى ئادا قىلىش لازىم كېلىدۇ. چۈنكى، خۇددى نامازنىڭ ۋاقتى كىرگەن ھامان نامازنى ئادا قىلىش

پەرز بولغاندەك، زاكاتنىمۇ شەرتلىرى تولۇقلىنىپ ئادا قىلىش ۋاقتى كەلگەن ھامان كېچىكتۈرمەستىن ئادا قىلىش پەرزدۇر. زاكاتنى ئۆزۈرسىز كېچىكتۈرگەن ئادەم گۇناھار بولىدۇ.

# ئالتىنچى بۆلۈم. روزا ئەھكاملىرى ۋە قائىدە ـ تەرتىبلىرى

## بىرىنچى باب. رامىزان روزىسىنىڭ ھۆكمى، پەزىلىتى، پايدىلىرى

### 590. سۇئال: رامىزان روزىسىنىڭ ھۆكمى

روزا تۇتۇش ئىبادىتى ئاللاھ تەرىپىدىن كەلگەن ساماۋىي دىنلارنىڭ ھەممىسىدە ئورتاق بۇيرۇلۇپ كەلگەن قەدىمىي ئىبادەتتۇر، ئەمما ئىسلام دىنىدا مۇسۇلمانلارغا پەرز بولۇپ بۇيرۇلغان رامىزان روزىسى بولسا، ئايلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ ھۆرمەتلىك، مىڭ ئايدىن ياخشى بولغان قەدىر كېچىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ۋە قۇرئان چۈشۈشكە باشلىغان بىر مۇبارەك ئايغا بەلگىلەنگەن كاتتا ۋە خاسىيەتلىك ئىبادەتتۇر.

رامىزان روزىسىنى تۇتۇش ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي پرىنسىپلىرىدىن بىرى ۋە ھەقىقى مۆئمىنلىكنىڭ نامايەندىسىدۇر. روزا تۇتۇش، تاڭ ئاتقاندىن باشلاپ تاكى كۈن كىرىپ كەتكىچە روزا تۇتۇش نىيىتى بىلەن روزىغا زىت كېلىدىغان نەرسىلەرنى ئىستېمال قىلىشتىن ھەقىقەتەن ياكى ھۆكمەن توختاش دېگەنلىكتۇر.

روزا ئىنساننى پەس ھەۋەسلەردىن يۇكسەلتىپ، روھانىي خىسلەتلەرگە ئېرىشتۈرۈش ئارقىلىق ئۇنى يۇقۇرى مەرتىۋىلەرگە كۆتىرىدىغان؛ ئىنسانغا چىدام ۋە سەبىرچانلىقنى ئۆگىتىش ئارقىلىق ئۇنى غەلىبىگە ئېرىشتۈرىدىغان تەربىيە خارەكتېرلىك ئىبادەتتۇر.

رامىزان ئېيىدا بىر ئاي روزا تۇتۇش ھەرقانداق مۇسۇلمان، بالىغ (يەنى 14 ياشتىن ئاشقان)، ئاقىل (يەنى ئەقىل ھۇشى جايىدا بولغان ) كىشىگە پەرز ئېيندۇر. بۇنىڭ دەلىلى ئاللاھ تائالانىڭ قۇرئان كەرىمدىكى مۇنۇ سۆزىدۇر: « ئى مۆئمىنلەر! (گۇناھلاردىن ) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە (يەنى بۇرۇنقى ئۈممەتلەرگە) روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى. » (بەقەر سۈرىسى 183ـ ئايەت).

### 591. سۇئال: روزىنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى

ئىسلام دىنىدا مۇسۇلمانلارغا پەرز بولۇپ بۇيرۇلغان رامىزان روزىسى ئىسلام دىنىنىڭ قۇرۇلمىسىدىكى بەش چوڭ ئاساسىنىڭ بىرىدۇر. ھەدىستە مۇنداق كەلگەن: مۇسلىمنىڭ يەنە بىر رىۋايىتىدە: ئىسلام دىنى اللەتىن باشقا بارچە مەبۇدلارنى ئىنكار قىلىپ، ئىبادەتنى پەقەت اللەقىلا قىلىش، ناماز ئوقۇش، زاكات بېرىش، رامزاندا روزا تۇتۇش ۋە بەيتۇللانى تاۋاب قىلىشتىن ئىبارەت بەش ئاساس ئۈستىگە قۇرۇلدى، دېيىلگەن. (مۇسلىم: 16)

### 592. سۇئال: رامىزان ئېيىنىڭ پەزىلەتلىرى

قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلەردە بېرىلگەن مەلۇماتلاردىن مەلۇمكى، رامىزان ئېيى ـ رەھمەتنىڭ ئىشىكى ئېچىلىدىغان، جەننەتنىڭ ئىشىكى ئېچىلىدىغان، دەۋزەخ ئىشىكى ئېتىلىدىغان، شەيتانلار باغلىنىدىغان، كىمكى ئىشەنگەن، ساۋاپ ئۈمىد قىلغان ھالدا روزا تۇتسا، ئىلگىرى ـ كېين قىلغان گۇناھلىرى مەغفىرەت قىلىنىدىغان، ئۇنىڭ قەدىر كېچىسىدە ئىشەنگەن ۋە ساۋاپ ئۈمىد قىلغان ھالدا قىيام قىلسا، ئىلگىرى ـ كېيىن قىلغان جىنايەتلىرى كەچۈرۈلۈم

قىلىنىدىغان، بىر ئەمەل قىلسا ساۋابى 700 ھەسسە كۆپەيتىلىدىغان، ئۇنىڭدا بىر كىچە بولۇپ، باشقا كۈنلەرگە قارىغاندا مىڭ ئايدىنمۇ ئارتۇق بولىدىغان، ئۇنىڭغا ئىرىشكەن ئادەم بارچە ياخشىلىققا ئىرىشىدىغان، ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالغان كىشى بارچە ياخشىلىقلاردىن مەھرۇم قالىدىغان، بىر پەرىزنى ئادا قىلسا، 70 پەرىزنى ئادا قىلغانىنىڭ ئەجرى، بىر نەفلىنى ئادا قىلسا بىر پەرىزنى ئادا قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدىغان، كىم بىر روزا تۇتقۇچىنى سۇغىرىپ قويسا، قىيامەتتە جەننەتتىكە كىرگۈچىلىك ئۇنىڭدىن ئىچىۋالسا ئۇسساپ قالمايدىغان مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەۋزىدىن سۇغۇرىلىدىغان، ئەۋۋىلى رەھمەت، ئوتتۇرىسى مەغفىرەت، ئاخىرى دەۋزەختىن قۇتۇلۇش بولغان، جەننەتنىڭ ھۆرۈل- ئەينلىرى روزا تۇتقۇچىلارنى ئۆز رەببىدىن: ئى رەببىمىز! سەن سىنىڭ روزا تۇتقۇچى بەندىلىرىڭدىن بىزگە جۈپلەرنى قىلىپ بەرگىن! دەپ تەلەپ قىلىدىغان، ئۇنى قىلغۇچىنى قىيامەت كۈنى ئالدىدا شاپائەت قىلىدىغان، ئۇنىڭدا بارچە ياخشىلىق، يامانلىق پۈتۈلىدىغان، ھەق بىلەن باتىل ئايرىلىدىغان، پۈتۈن ئىنسانىيەت زالالەت پاتقىقىغا پېتىپ، زۇلمەتتە ئىزىپ تىنەپ يۈرگەندە، پۈتۈن ئىنسانىيەت نۇرغۇن كىچىنى كۈندۈزگە ئۇلاپ ئىزدىنىپ قۇتۇلالمىغان ئاشۇ كۈنلەردىن قۇتقۇزغان، زۇلمەتنى يورۇققا، ئازغۇنلۇقنى ھىدايەتكە ئۆزگەرتكەن، ئالماشتۇرغان پۈتۈن كائىناتنىڭ رەببى بولغان بۈيۈك ئاللاھ بىلەن ئاجىز، ھەقىر ئىنسانلارنىڭ ئالاقىسى ئۇلانغان، بارچە ئىشلار تەقدىر قىلىنغان قەدىر كېچىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان قەدىر- قىممەتلىك ئايدۇر.

1-رامىزان ئېيى قۇرئان كەرىم نازىل بولغان ئايدۇر.

رامىزان ئېيى بارلىق ئايلارنىڭ كاتتىسى ۋە ئەڭ شەرەپلىكىدۇر، چۈنكى ساماۋىي كىتابلارنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى ۋە ھىدايەتنىڭ بىردىن بىر مەنبەئى بولغان قۇرئان كەرىمنىڭ نازىل بولۇشقا (يەنى چۈشۈشكە) باشلىنىشى رامىزان ئېيىدا ئەمەلگە ئاشقان. ھەقىقەتەن قۇرئان كەرىمنىڭ نازىل بولغانلىقى ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئىنسانىيەتكە بېغىشلانغان ئەڭ بۈيۈك نېمەتنىڭ تاماملانغانلىقى ئىدى.

2- رامىزان ئېيى قەدىر كېچىسى بىلەن شەرەپلەنگەن ئايدۇر . مىڭ ئايدىن خەيرلىك بولغان قەدىر كېچىسىنىڭ رامىزان ئېيىغا بەلگىلەنگەنلىكى بۇ ئاينىڭ شەرەپ ئۈستىگە شەرەپ قازانغان ئەڭ قەدىرلىك ئاي بولۇشىغا يېتەرلىكتۇر.

3- رامىزان ئېيى مۇكاپات ئېيىدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئادەم باللىسىنىڭ ھەر بىر ياخشى ئەمەلىنىڭ ئەجرى ئون ھەسسىدىن يەتتەيۈز ھەسسىگىچە كۆپەيتىپ بېرىلىدۇ. الله تائالا: ”لېكىن روزا ئۇنىڭ سىرتىدا، روزا پەقەت مەن ئۈچۈن بولىدۇ، ئۇنىڭ ئەجرىنى مەن بېرىمەن. ئۇ كىشى مېنىڭ رازىلىقىمنى دەپ تامىقىنى، شەھۋىتىنى تەرك ئېتىدۇ “ دېگەن. روزا تۇتقۇچى ئۈچۈن ئىككى خۇشاللىق بار، بىرى ئېپتار قىلغان چاغدىكى خۇشاللىق، يەنە بىرى رەببىگە ئۇچراشقاندىكى خۇشاللىق. روزا تۇتقۇچىنىڭ ئاغزىنىڭ پۇرىقى اللەنىڭ نەزىرىدە ئىپار بۇيىدىنمۇ خۇشپۇراقتۇر. (مۇسلىم: 1151)

4- رامىزان ئېيى مەغپىرەت ئېيىدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللەنىڭ ۋەدىسىگە ئىشەنگەن ۋە ساۋاب ئۈمىد قىلغان ھالدا رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى تۇتسا، ئىلگىرى ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. ئىمام ئەھمەد: كېيىنكى گۇناھلىرىمۇ مەغپىرەت قىلىنىدۇ دېگەننى قوشۇپ رىۋايەت قىلغان. (بۇخارى: 38، ئەھمەد:

(8775

5. رامىزان ئېيى بەرىكەت ئېيىدۇر. ھەقىقەتەن رامىزان ئېيى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن مەنىۋى مول ھوسۇل ئېيىدۇر. تېنى ساق تۇرۇپ رامىزان روزىسىنى تۇتماي بۇ مۇبارەك ئاينىڭ بەرىكەتلىرىدىن بەھرىمەن بولالمىغان، نەتىجىدە گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنمىغان ئادەمدىنمۇ بەختسىز ئادەم بولامدۇ؟!.

مەلۇمكى رامىزان ئېيى رەھمەت ۋە مەغپىرەت ئېيىدۇر. ئىنسان مۇشۇ ئاينى غەنىمەت بىلىپ ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىش ئارقىلىق گۇناھلاردىن پاكلانمىسا، باشقا قايسى ئايدا بۇ ئايدىكىچىلىك ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىش پۇرسىتىگە ئېرىشەلەيدۇ ۋە گۇناھلىرىنى يۇيالايدۇ؟!

6. رامىزان ئېيى نىجاتلىق ئېيىدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى اللە ئەززە ۋەجەللە يولىدا بىر كۈن روزا تۇتسا، اللە ئۇ كىشىدىن دوزاخ يولىنى يۈز يىل يىراقلاشتۇرىۋىتىدۇ. (نەسائى: 2254)

7. رامىزان ئېيى شەيتانلار باغلىنىدىغان ئايدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: رامىزان ئېيى كىرگەندە، جەننەتنىڭ دەرۋازىلىرى ئېچىلىپ، دوزاخنىڭ دەرۋازىلىرى تاقىلىدۇ ۋە شەيتانلار باغلىنىدۇ. (نەسائى: 2099)

بۇ ھەدىستىكى « شەيتانلار باغلىنىدۇ » دىگەن ئىبارە رامىزان ئېيىنىڭ شاراپىتى بىلەن شەيتانلارنىڭ ئىنسانلارنى ئازدۇرۇش كۈچى ئاجىزلىشىدىغانلىقىنى ۋە كىشىلەرنىڭمۇ بۇ ئايدا شەيتانىي ھەۋەسلەرگە ئالدانمايدىغان تەقۋالىقتا ھەم چىن ئىرادىگە ئېگە بولىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

8. رامىزان ئېيى جەننەتنى قازىنىش ئېيىدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شۈبھىسىزكى، جەننەتتە رەييان دېيىلىدىغان بىر دەرۋازا بار بولۇپ، قىيامەت كۈنى روزا تۇتقانلار شۇ دەرۋازىدىن چاقىرىلىدۇ. كىمكى روزا تۇتقۇچىلاردىن بولسا، شۇ دەرۋازىدىن كىرىدۇ، ئۇنىڭدىن كىرگەن كىشى ئەبەدى ئۇسسىمايدۇ. (ئىبنى ماجە: 1640)

9. رامىزان ئېيى دۇئالار ئىجابەت بولىدىغان ئايدۇر.

10. رامىزان ئېيىدا قىلىنغان ئۆمرە ھەجگە تەڭدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: رامىزان ئېيىدا قىلغان ئۆمرە پەرز ھەجنىڭ باراۋىرىدە بولىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: (1988

11. رامىزان ئېيى، ئىنسان روزىنىڭ سايىسىدا سەۋر قانائەتنى يېتىلدۈرۈپ نەپسىنى چىنىقتۇرۇپ ئىرادىنى تاۋلاپ پەرىشتىلەرنىڭ مەرتىۋىسىگە يېتىدىغان ئايدۇر.

نەپسىنىڭ خاھىشلىرىغا ھۆكۈم قىلىشنى ئۆگىنىپ، لەززەتلەرنى ۋاقىتلىق تەرك ئېتىش ۋە يېرىكچىلىكلەرگە ئۆزىنى چېنىقتۇرۇپ، ئۆزىنى ئىنسانلىقتا ــ مۇھىم بولغىنى مۇسۇلمانلىقتا- لايىق كەلمەيدىغان تۆۋەن ئورۇنغا چۈشۈرۈپ قويماستىن، بەلكى ئىنسانلىق ھۆرمىتىگە لايىق ھالدا پەرىشتە مەقامىغا يېتىش، بۇنىڭ بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ جەننىتىگە ۋە ئالى مۇكاپاتىغا ئېرىشىش ئۈچۈن روزا تۇتۇش ئەڭ ياخشى پۇرسەتتۇر. چۈنكى روزا ئىنساننىڭ ھاۋايى - ھەۋەسلىرىنى يېڭىپ، روھىي مەنىۋىيىتىنى يۈكسەلدۈرۈشى ئۈچۈن ئەڭ پايدىلىق ئىبادەتتۇر.

## 593. سۇئال: روزىنىڭ بۇدۇنيالىق پايدىلىرى

روزىنىڭ بۇ دۇنيالىق پايدىلىرى ناھايىتى كۆپتۇر.

1- روزا ئىنساننى دۇنيادا ئۆزىگە ئىشىنىپ، ھەددىدىن ئېشىپ كېتىشتىن ساقلىغاندەك، ئۇنى دوزاخ ئوتىدىن ساقلايدۇ.

2- روزا ئىنساننى ماددىي ۋە مەنىۋى تەرەپلەردىن تەربىيەلەيدۇ.

3- روزا ئىنساننى گۇناھ، ئەيشى- ئىشرەت قىلىرىدىن ساقلايدۇ.

4- روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئېغىزىنىڭ ھىدى ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە ئىپار، ئەنبەردىنمۇ خۇشپۇراق پۇرايدۇ.

5- روزا ئىنساننى كېسەللىكلەردىن ساقلىققا ئېلىپ بارىدۇ.

6- روزا تۇتقان ئادەم ئەتىگەندىن كەچكىچە ئىبادەت ئىچىدە بولغان بولىدۇ.

7- پەرىشتىلەر روزا تۇتقان كىشىنىڭ گۇناھلىرىغا مەغپىرەت تىلەيدۇ.

8- روزا سايىسىدا ئىنسان پەرىشتىلەر ھاسىل قىلالمىغان پەزىلەتلەرگە ئېرىشىدۇ.

9- روزا ئىنسانغا سەۋر قىلىشنى ئۆگىتىدۇ ۋە يېرىكچىلىكلەرگە چېنىقتۇرىدۇ.

10- روزا ئىنسانغا نەپسىنىڭ ھەۋەسلىرىگە ھاكىم بولۇشنى ئۆگىتىدۇ.

11- روزا ئىنسانغا ئىقتىساد قىلىشنى ئۆگىتىدۇ. چۈنكى روزا تۇتقان كىشى كۈندۈزدە خالىغىنىنى يېيىشتىن، ئىچىشتىن توسىلىدۇ، بۇ ئارقىلىق ئىقتىسادنى ئۆگىنىدۇ.

12- روزا ئىنسان تۇغۇلۇشىدىن ئۆلگىچە تۇرماي ئىشلەپ تۇرغان ئاشقازاننى ئارام ئالدۇرۇش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئاجىزلاپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

13- روزا ئىنساننى ئارتۇقچە سەمرىپ كېتىشتىن ساقلايدۇ. چۈنكى ئارتۇق سېمىزلىك كېسەللىكنىڭ ئالامىتىدۇر.

14- روزا ئىنسان بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ ئوتتۇرىسىدىكى مەخپى ئەمەلدۇر. چۈنكى كىمنىڭ روزا تۇتقان ياكى تۇتمىغانلىقىنى پەقەت ئاللاھ تائالا ئۆزى بىلىدۇ.

15- روزا ئىنساننى ھارام ئىشلاردىن ساقلايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيلىنىشكە قۇدرىتى يەتمىگەن ياشلارغا روزا تۇتۇشنى تەۋسىيە قىلىپ مۇنداق دېگەن : « ئەي ياشلار جامائەسى! توي قىلىشقا قادىر بولالىغىنىڭلار ئۆيلىنىڭلار، چۈنكى ئۆيلىنىش كۆزنى ۋە ئەزالارنى ھارامدىن ساقلايدۇ. توي قىلىشقا قادىر بولالمىغانلار روزا تۇتسۇن، چۈنكى روزا ئۇنى ھارام ئىشلاردىن ساقلايدۇ .» (بۇخارى رىۋايىتى)

16- روزا ئىنساننىڭ ياخشىلىقنى سۆيىدىغان، مېھرى- شەپقەتلىك ۋە ساخاۋەتلىك بولۇپ يېتىشىپ چىقىشىغا يېتەكچى بولىدۇ.

## 594. سۇئال: روزا تۇتۇشنىڭ تىببىي جەھەتتىكى پايدىلىرى

روزا تۇتۇشنىڭ تىببىي جەھەتتىكى پايدىلىرى ناھايىتى كۆپتۇر. كۈنىمىزدىكى زامانىۋىلاشقان مېدىتسىنا روزا تۇتۇشنى بەزى كېسەللىكلەر ئۈچۈن داۋا ئورنىدا قوللانماقتا. روزا تۇتۇش، بەزى يېمەكلىكلەرنى يېيىشتىن پەرھىز(رېژىم) قىلىش، دوختۇرلارنىڭ نەقەدەر مۇھىم تەۋسىيەسىگە ئايلانغانلىقى ھەممىگە مەلۇم. پۈتۈن دۇنيا دوختۇرلىرى كېسەل كىشىلەرنىڭ نېمىلەرنى يەپ، نېمىلەرنى يېمەسلىكىنى ۋە قانداق ۋاقىتتا يەپ، قانداق ۋاقىتتا يېمەسلىكىنى كۆرسىتىپ بەرمەكتە. روزا تۇتۇش ئومۇمەن ئىنساندىكى ھەزىم قىلىش سىستېمىلىرىنى راھەتلەندۈرۈش

ئارقىلىق ئۆلارنىڭ داۋاملىق نورمال ئىشلەپ تۇرۇشىنى ساقلاپ قېلىشىغا ئالاھىدە ياردەمچى بولىدۇ.

روزا تۇتۇش يەنە جىگەرنىڭ ساقلىقىنى ساقلايدۇ، چۈنكى روزا تۇتقان ياكى پەرھىز قىلىپ بىرنەرسە يېمىگەن كىشىنىڭ جىگىرى ئارام ئالىدۇ. جىگەر راھەتلەنگەنلىكى ئۈچۈن كۆپلىگەن زەھەرلىك ماددىلارنى ئۇڭايچە بۇزۇپ تاشلاپ، باشقا ئەزالارنىڭ زەھەرلىنىشىنىڭ ۋە چارچىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. يەنە كۆپلىگەن دوختۇرلار بەزى كېسەللىكلەرگە روزا تۇتۇش ئارقىلىق رېژىم قىلىشنى تەۋسىيە قىلماقتا. خۇسۇسەن قەنت كېسىلىگە گىرىپتار بولغان كىشىلەر ئۈچۈن روزا تۇتۇشنىڭ نەقەدەر پايدىلىق ئىكەنلىكىنى دوختۇرلار تەۋسىيە قىلماقتا. ئارتۇقچە سەمرىپ كەتكەن كىشىلەرنىڭ سالامەتلىكىنى ساقلاشلىرى ئۈچۈن روزا تۇتۇشنىڭ پايدىسى ناھايىتى كۆپتۇر.

## 595. سۇئال: روزا تۇتۇشنىڭ ئىجتىمائىي پايدىلىرى

1. روزا تۇتقان كىشى يەيدىغان، ئىچىدىغان نەرسىلىرى يوق، ھالى ئېغىر، يېتىم- يېسىر يوقسۇللارنىڭ مۇڭ - زارىنى روزا تۇتۇش جەريانىدا ياخشىراق چۈشىنىۋېلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە بولىدۇ.

2. روزا ئىنسانىنى گۇناھلاردىن ساقلايدىغان قالقاندۇر. ئىنساندىكى جىنسىي ھەۋەسلەرنىڭ قوزغۇلۇشى قاندىكى ھورمۇناتلارنىڭ كۈچى ۋە شىددىتىگە باغلىقتۇر. ھورمۇناتلارنىڭ كۈچىيىشى بولسا، كۆپ يېيىشتىن مەيدانغا كېلىدۇ. روزا تۇتۇش بۇخىل ھورمۇناتلارنىڭ قاندىكى سەۋىيەسىنى ۋە كۈچىنى ئازلىتىدۇ. روزا تۇتقان كۆڭلەردىكى ھەۋەسسىزلىك قاندىكى ھورمۇناتلارنىڭ ئازلىغىنىدىندۇر.

3. روزا گۈزەل ئەخلاقنى يېتىلدۈرىدۇ. ئىنسان نەپسى كۆپۈنچە ھاللاردا غەپلەتلەر بىلەن ئۆزىنى تېز ئۇنۇتىدۇ. ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى، پېقىرلىقىنى ۋە خاتالىقلىرىنى كۆرمەيدۇ، كۆرۈشنىمۇ خالىمايدۇ. خۇددى ھېچ ئۆلمەيدىغاندەك ھېرىس بىلەن دۇنيا ئىشلىرىغا ئۆزىنى ئاتىدۇ. لەززەتلىك ۋە مەنپەئەتلىك بولغان ھەممە نەرسىگە باغلىنىدۇ. ئۆزىنى ياراتقاننى ئۇنۇتىدۇ، ئاخىرەت ھەققىدە ئانچە ئەندىشە قىلىپ كەتمەيدۇ، چۈنكى ئۇ، ئۆزىگە ئىشىنىدۇ. روزا بولسا، ھەرقانداق غاپىل، ھاكاۋۇر ئىنسانغا ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى، پېقىرلىقىنى ۋە بىچارە ئىكەنلىكىنى ئەسلىتىدۇ. ئۇ، روزا تۇتۇش جەريانىدىكى ئاچلىق ۋاستىسى بىلەن ئاۋۋال ئاشقازىنىنى ئويلايدۇ ۋە ئاشقازانىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى چۈشىنىدۇ، ئاجىز بەدىنىنىڭ نەقەدەر كىچىك ۋە چىدامسىز ئىكەنلىكىنى چۈشىنىدۇ. ئۆزىنىڭ شەپقەتكە قانچىلىك مۇھتاج بولىدىغان ئاجىز بىر مەۋجۇدات ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. مانا بۇۋاقىتتا، ئەقىللىق ئىنسان ئۆز نەپسىنىڭ پىرئەۋنلىقىنى تاشلاپ، ئاجىزلىقىنى ۋە مۇھتاجلىقىنى ئېتىراپ قىلغان ھالدا ئاللاھ تائالاغا قۇلچىلىق قىلىش يولىغا كىرىدۇ.

4. روزا تۇتۇش ئىرادىنى تاۋلايدۇ. ھاياتلىق ئاللاھ تائالانى تونۇش يولىدىكى بىر سەپەر بولۇپ، ئۇنىڭ كامالىتى ۋە غايىسى ئاللاھ تائالاغا لايىقىدا شۇكۇر ئېيلەپ، بەندىچىلىكىنى ئادا قىلىش ئارقىلىق ئۇنى رازى قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. روزا تۇتۇش بولسا، بوسەپەردىكى بىرىنچى باسقۇچلۇق مەشىقتۇر. ئىنسان بۇمەشىق ئارقىلىق بەدەن ۋە نەپسىي ھەۋەسلىرىنىڭ تىزگىنىنى ئۆزى تۇتۇپ باشقۇرۇش بىلەن ئۆزىنىڭ خوجايىنلىقىنى يۈرگۈزىدۇ ۋە ئەينى ۋاقىتتا ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى ئورۇنلىغان بولىدۇ. نەپسىي- ھەۋەسلەرنىڭ ۋە كۆكۈلنىڭ تىزگىنىنى تۇتۇپ باشقۇرۇش ئۈچۈن مۇستەكەم ئىرادە كېرەك. ئىرادە ئەقىل بىلەن ۋىجداننىڭ تەلەبلىرىگە ماسلىششقا ئۆزىنى

كۆندۈرۈش ئارقىلىق كۈچىيىدۇ ۋە پىشىپ يېتىلىدۇ. روزا تۇتۇش ئىرادىنى كۈچەيتىش ۋە سەۋىرچانلىقنى ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى پۇرسەتتۇر.

5. روزا ئىنسانغا پەرھىزنى ئۆگىتىدۇ. روزا ئىنسان ئۈچۈن تولىمۇ ئەھمىيەتلىك بولغان ماددىي ۋە مەنىۋى پەرھىز ھەم تىببىي جەھەتتىكى قوغدىنىشتۇر. چۈنكى ئىنساننىڭ نەپسى خالىغانچە يېيىش- ئىچىش بىلەن ھەركەت قىلىدىغان بولسا، ئىنتىزامسىز يېيىش - ئىچىش بىلەن ئۆزىنىڭ تەن ساغلاملىقىغا ھەم ھالال- ھارامنى ئىلغىماستىن ھەر نەرسىگە بېرىلىش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ مەنىۋىيىتىگە زىيان سالغان بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭغا روھنىڭ ۋە ئەقلىنىڭ تەلەپلىرىگە بويسۇنۇش ئېغىر تۇيۇلىدۇ- دە، ئاستا- ئاستا نەپسىي ھەۋەس ئۇنى تىزگىنلەشكە باشلايدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۇنى نەپسىي ھەۋىسى باشقۇرىدىغان بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇ، ئىنسانلىق خىسلىتىدىن ئايرىلىپ قالىدۇ. ئىنسان روزا سايىسىدا بۇ روزىنىڭ ۋاستىسى بىلەن پەرھىز قىلىشنى ئۆگىنىدۇ. رىيازەت چېكىشكە كۆنىدۇ ۋە بىچارە ئاشقازاننى ئارقا- ئارقىدىن يېمەك بىلەن تولدۇرمىغاچقا كېسەللەردىن ئامان بولىدۇ.

## 596. سۇئال: رامىزان روزىسىنىڭ بۇيرۇلۇشىنىڭ ھېكمەتلىرى

رامىزان- قەمەرىيە (ئىسلامىي) ئايلىرىدىن 9- ئاينىڭ نامى بولۇپ، بۇئاي قۇرئان كەرىمدە ئىسمى بىلەن بايان قىلىنغان يېگانە ئايدۇر. رامىزان ئېيىدا روزا تۇتۇشنىڭ پەرز بولۇپ بۇيرۇلۇشىنىڭ ھېكمەتلىرى تۆۋەندىكىچە:

1- رامىزان ئېيى ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە ئەڭ ھۆرمەتلىك ئاي بولۇپ تۇنۇلغان بۇ ئايدا روزا ۋاستىسى بىلەن نەپسىنىڭ تەلەبلىرىنى ۋاقىتلىق رەت قىلىش ئارقىلىق ئىنسان ئۆزىنى چېنىقتۇرىدۇ ۋە بۇ مۇناسىۋەت بىلەن گۇناھلاردىن ساقلىنىش ئارقىلىق تەقۋالىق مەرتىۋىسىگە ئېرىشىدۇ. نەتىجىدە دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ سائادەتلىرىگە لايىق بولىدۇ.

2- روزا ئىنساننى ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرى- پەرمانلىرىنى ئورۇنلاش ۋە مەنئى قىلغانلىرىدىن يېنىشتىن ئىبارەت ئىتائەتمەنلىككە كۆندۈرىدۇ. ئاللاھ تائالاغا ئىتائەتمەنلىك قىلىش بولسا ھەقىقىي مۆئمىنلىكنىڭ ئىپادىسىدۇر. ئاللاھ تائالانىڭ رەھمەت ۋە مەرھەمەتلىرى ئەنە شۇنداق مۆئمىنلەرگە خاستۇر.

3- روزا ئىنسان نەپسىنى تەربىيەلەپ تاكامۇللۇققا ئېلىپ بارىدىغان بىر تەربىيە ۋاستىسىدۇر. روزا تۇتقان كىشى لەززەتلىك يېمەكلىكلەرنى ۋە سۇغۇق سۇنى كۆز ئالدىدا كۆرۈپ تۇرسىمۇ ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى كۆزلەپ سەۋر قىلىدۇ، ئاچلىققا ۋە ئۇسسۇزلۇققا بەرداشلىق بېرىدۇ. ئىنسان شۇنداق نەپسىنى كونترول قىلىش ئىشىغا بىرەر ئاي داۋام قىلغاندىن كېيىن ئۇ ئۆزىدە ھەقىقىي سەۋرچانلىقنى يېتىلدۈرەلەيدۇ.

4- روزا ئىنساندا ياخشى ئىشلارنى سۆيىدىغان، باشقىلارنىڭ ھالىغا يېتىدىغان، يوقسۇللارغا ئىچ ئاغرىتىدىغان ۋە ئۆزىنىڭ ئاجىز بىر قۇل ئىكەنلىكىنى تونۇيدىغان گۈزەل ئەخلاقلارنى يېتىلدۈرىدۇ.

## 597. سۇئال: رامىزان روزىسىنىڭ پەرز قىلىنىشى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا پەيغەمبەرلىك ۋەھىي قىلىنغان مەككىدىكى مەزگىلدە روزا پەرز قىلىنمىغان، بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان ۋە مەدىنىدە مۇسۇلمانلارنىڭ دۆلىتى بەرپا بولغاندىن كېيىن ھىجرىيەنىڭ 2- يىلى مۇسۇلمانلارغا رامىزان

ئېيىدا بىر ئاي روزا تۇتۇش پەرز قىلىنغان. بۇھەقتە ئاللاھ تائالانىڭ مۇنۇ ئايىتى چۈشكەن: « ئى مۆئمىنلەر! (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە (يەنى ئىلگىرىكى ئۈممەتلەرگە) روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان روزىسى) پەرز قىلىندى. » (بەقەر 183- ئايەت).

ئاللاھ تائالا يوقىرىقى روزا ئايىتىدە مۆئمىن بەندىلىرىگە تۆۋەندىكى ئۈچ ھەقىقەتنى يادلاندۇرماقتا:

1- ئىسلام دىنىدا مۇسۇلمانلارغا پەرز قىلىنغان روزا، ئىسلام دىنىدىلا مەۋجۇد بولغان بىر پەرز بولماستىن، بەلكى بۇرۇنقى ساماۋىي دىنلاردىمۇ بۇيرۇلۇپ كەلگەن قەدىمىي ئىبادەت ئىكەنلىكىگە بۇ ئايەتتىكى « سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە پەرز قىلىنغاندەك » دىگەن ئىبارە ئارقىلىق ئىشارەت قىلماقتا.

2- رامىزان روزىسى بەش ۋاخ نامازغا ئوخشاش كۈندىلىك ئادا قىلىنىدىغان ۋە يىل بويى ئۈزمەستىن ئورۇنلاشقا بۇيرۇلغان پەرز بولماستىن، بەلكى رامىزان روزىسى يىلدا بىرئاي تۇتۇشقا بۇيرۇلغان پەرزدۇر. قەمەرىيە ئايلىرى گاھىدا 29 كۈن، گاھىدا 30 كۈن بولىدۇ، مۇندىن ئارتۇق بولمايدۇ.

3- ئاللاھ تائالا رامىزان ئېيىدا قۇرئان كەرىمنى نازىل قىلىشنى باشلىشىدىن ئىبارەت بۇ كاتتا نېمەتنى مۇسۇلمانلارغا يادلاندۇرۇش ئۈچۈن بۇ ئاينى رامىزان روزىسى بىلەن شەرەپلەندۈرگەن. بۇ ئاي مۇسۇلمانلارنىڭ ئىززىتى، غەلىبىسى ۋە نىجاتلىقى قولغا كەلگەن ئەڭ مۇبارەك ئايدۇر.

## 598. سۇئال: روزىنى تەرك قىلىشنىڭ گۇناھى

رامىزان روزىسىنى تۇتماسلىقنىڭ گۇناھى ئىنتايىن ئېغىردۇر. رامىزان روزىسى ئادەتتە كىشىلەرگە مالاللىق بېرىدىغان ياكى بەش ۋاخ نامازغا ئوخشاش كۈندىلىك ئادا قىلىنىدىغان بىر ئىبادەتمۇ ئەمەس، بەلكى ئۇ، يىلدا بىر ئاي تۇتۇشقا بۇيرۇلغان پەرزدۇر. ئەگەر ئاللاھ تائالا بىزلەرگە بىرئايدىن كۆپ روزا تۇتۇشنى پەرز قىلغان بولسىمۇ، ئۇنى تۇتۇشقا مەجبۇر ئىدۇق. چۈنكى مۇسۇلمانلىقنىڭ تەقەززاسى بۇيرۇلغانلارنى تولۇق ئورۇنلاش ۋە مەنئى قىلىنغانلاردىن قەتئى يېنىشتىن ئىبارەتتۇر. ئىنسانلارنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى مەنپەئەتلىرى ئۈچۈن بۇيرۇلغان بۇ بىر ئايلىق روزىنىمۇ تولۇق تۇتماسلىق ئاللاھ تائالانىڭ نېمەتلىرىگە تۇزكۆرلۇق قىلغانلىقتۇر.

# ئىككىنجى باب. رامىزان ئېيىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

## 599. سۇئال: رامىزان ئېيىنىڭ كىرگەنلىكى قانداق ئىسپاتلىنىدۇ؟

رامىزان ئېيىنىڭ كىرگەنلىكى رامىزان ئېيىنىڭ كۆرۈنگەنلىكىنى كۆرۈش ئارقىلىق ئىسپاتلىنىدۇ. رامىزان ئېيى ۋە روزا ھېيت كالىندار بىلەن ھېسابلانمايدۇ. چۈنكى ئىسلام شەرىئىتى بۇ مەسىلىدە ئاي كۆرۈشنى ئاساس قىلىپ بەلگۈلىگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزلەرنى ئاي كۆرۈش ئارقىلىق رامىزان ئېيىنىڭ كىرگەنلىكىنى بىلىپ، ئاندىن روزا تۇتۇشقا ئەمر قىلغان. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاينى كۆرمىگىچە ياكى شەئبان ئېيىنى تولۇق توشقۇزمىغىچە ئالدىراپ روزا تۇتماڭلار. ئاندىن يېڭى ئاينى كۆرمىگىچە ياكى رامىزان ئېيىنى تولۇق توشقۇزمىغىچە ئالدىراپ روزا تۇتۇشنى توختاتماڭلار (ئەبۇ داۋۇد: 2326)

بۇمەسىلە مەشھۇر تۆت مەزھەبنىڭ فىقھى مەجمۇئەسىدە مۇنداق بەلگىلەنگەن: «رامىزان

ئېيىنىڭ كىرگەنلىكى تۆۋەندىكى ئىككى ئىشنىڭ بىرى بىلەن ئىسپاتلىنىدۇ:

1ـ ئاسمان ئايىنى كۆرۈشكە توسقۇن بولىدىغان بۇلۇت، تۈتۈن، تۇمان قاتارلىقلاردىن خالى بولغان ھالدا سۈزۈك ۋە ئوچۇق بولسا رامىزان ئېيىنىڭ كىرگەنلىكى ئاينى كۆرۈش ئارقىلىق ئىسپاتلىنىدۇ.

2ـ ئەگەر ئاسمان بۇلۇتلۇق ياكى تۈتۈنلۈك ياكى تۇمانلىق بولغانلىق سەۋەبتىن ئاينى كۆرۈش ئىمكانسىز بولسا شەبان ئېيىنى ئوتتۇز كۈن قىلىپ تولۇقلاپ، ئاندىن روزا تۇتۇش كېرەك.»

## 600. سوئال: ئاي كۆرۈش ئۈچۈن ئىزدىنىش ئىبادەتتۇر

مۇسۇلمانلار ئۈچۈن شەبان ئېيىنىڭ ۋە رامىزان ئېيىنىڭ 29ـكۈنلىرى شامدىن كېيىن ئاي كۆرۈشكە ئىزدىنىش پەرز كىپايە بولۇپ، بۇ، ساۋابى كاتتا بولغان ئىبادەتلەردىن سانىلىدۇ. پەرز كىپايەـ پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە ئورتاق بۇيرۇلغان بولۇپ، بەزى كىشىلەرنىڭ ئىجرا قىلىشى بىلەن باشقىلاردىن ساقىت بولىدىغان پەرز دېمەكتۇر.

مۇسۇلمانلار شەبان ئېيىنىڭ 29ـ كۈنى شامدىن كېيىن رامىزان ئېيىنىڭ كۆرۈنگەنلىكىنى كۆرۈش ئارقىلىق روزا تۇتۇشنى باشلايدۇ، ئۇلار رامىزان ئېيىنىڭ 29ـ كۈنى شامدىن كېيىن شەۋۋال (رامىزاندىن كېيىنكى ئاي)نىڭ كۆرۈنگەنلىكىنى كۆرۈش ئارقىلىق ھېيت قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا روزا تۇتۇش، ھېيت قىلىش ۋە ھەج ئىشلىرىنى ئاي كۆرەش ئارقىلىق ئورۇنلاشقا بەلگىلىگەن. ئاي كۆرۈش ئۈچۈن ئىزدىنىش پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ئۈستىگە بۇيرۇلغان پەرز كىپايە بولغان ئىكەن، ھەرقانداق مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئاي كۆرۈش مەسىلىسىگە ئەھمىيەت بېرىشى ۋە بۇ پەرزنى ئادا قىلىش ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسىتىشى مۇھىمدۇر. ئەگەر مۇسۇلمانلاردىن ھېچبىر كىشى ئاي كۆرۈشكە ئىزدەنمىسە پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ھەممىسى گۇناھكار بولىدۇ.

## 601. سوئال: بىر دۆلەتتە كۆرۈنگەن ئاي باشقا دۆلەتلەردىكى كىشىلەرنىڭمۇ روزا تۇتۇشلىرى ئۈچۈن يېتەرلىكمۇ؟

بىلىۋېلىشقا تېگىشلىك مۇھىم مەسىلىلەرنىڭ بىرى شۇكى: بىر دۆلەتتە كۆرۈنگەن ئاي باشقا دۆلەتلەردىكى كىشىلەرنىڭمۇ روزا تۇتۇشلىرى ئۈچۈن يېتەرلىكمۇ؟ ياكى روزا تۇتۇش ئۈچۈن ھەر دۆلەت مۇسۇلمانلىرىنىڭ ئۆز دۆلەتلىرىدە ئاي كۆرۈشلىرى شەرتمۇ؟ بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ پەرقلىق كۆرۈشلىرى باردۇر: ھەنەپىي، مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرىگە كۆرە، ئىسلام مەملىكەتلىرىنىڭ قايسى بىرىدە ئاينىڭ كۆرۈنگەنلىكى ئىسپاتلانسا باشقا مەملىكەتلەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭمۇ ھەممىسىگە روزا تۇتۇش پەرز بولىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام « ئاي كۆرۈپ روزا تۇتۇڭلار، ئاي كۆرۈپ ھېيت قىلىڭلار » دىگەن سۆزى ئارقىلىق پۈتۈن ئىسلام مىللىتىگە ئورتاق خىتاب قىلغان. بۇ ھەدىستىكى خىتاب بىرلا مەدىنە ئەھلىگە ياكى مەككە ئەھلىگە ياكى شام ئەھلىگە خاس بولماستىن، بەلكى دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى بارلىق مۇسۇلمانلارغا قارىتىلغان ئورتاق ئەمىردۇر. زۇلھەججە ئېيىنىڭ كىرگەنلىكىنى ئىسپاتلاش ئارقىلىق پۈتۈن مۇسۇلمانلار قۇربان ھېيتنى تەنتەنە قىلغاندەك ۋە ئەرەفاتتا تۇرۇش پۈتۈن ھاجىلارغا بىر ۋاقىتتا بولغاندەك رامىزان ئېيىنىڭ كۆرۈنگەنلىكى قايسى بىر مەملىكەتتە ئىسپاتلىنىشى بىلەن پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىغا روزا تۇتۇش پەرز بولىدۇ. شۇنىڭدەك شەۋۋال ئېيىنىڭ كىرگەنلىكى قايسى بىر مەملىكەتتە ئىسپاتلىنىشى بىلەن پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىغا ھېيت قىلىش بەلگىلەنگەن بولىدۇ.

شافىئى مەزھىبىگە كۆرە، ھەر دۆلەت خەلقى ئۆزىنىڭ ئاي كۆرگىنىگە ئاساسەن روزا تۇتىدۇ ۋە ھېيت قىلىدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن، بىر مەملىكەتتە كۆرۈنگەن ئاي باشقا مەملىكەتلەردىكى مۇسۇلمانلارنىڭ روزا تۇتۇشىنى لازىم قىلمايدۇ. چۈنكى ئاينىڭ كۆرۈنۈشى ھەممە مەملىكەتتە بىر ۋاقىتتا بولمايدۇ. بۇ مەزھەبنىڭ دەلىلى شۇكى، ئىمام مۇسلىم كۈرەيب ئىسىملىك بىر ساھابىنىڭ مۇنۇ سۆزىنى رىۋايەت قىلغان؛ كۈرەيب مۇنداق دەيدۇ: ئۇممۇ فەزل بىنتى ھارىس مېنى شامدىكى مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا ئەۋەتتى. مەن شامغا كېلىپ، ئۇنىڭ بۇيرىغان ئىشىنى تۈگەتتىم. بۇ ئارىدا رامىزان ئېيى كىرىپ قالدى. مەن ئاينى ئەتىسى جۈمە بولىدىغان ئاخشىمى كۆرۈپ روزا تۇتتۇم ۋە شۇ ئاينىڭ ئاخىرى مەدىنىگە قايتتىم. ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مەندىن ئەھۋال سوراپ، ئاينى تىلغا ئېلىپ: سىلەر ئاينى قاچان كۆردۈڭلار؟ دەپ سورىدى، مەن: جۈمە ئاخشىمى كۆردۇق، دېدىم. ئۇ: سەنمۇ كۆردۈڭمۇ؟ دەپ سورىدى. مەن: شۇنداق، باشقىلارمۇ كۆردى. مۇئاۋىيە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ شۇ كېچىسىدىن باشلاپ روزا تۇتتى، دېدىم. ئۇ: بىز شەنبە كېچىسى كۆردۇق. بىز ئوتتۇز كۈن تولۇق روزا تۇتىمىز ياكى ئاينى كۆرۈپ ھېيت قىلىمىز، دېدى. مۇئاۋىيەنىڭ ئاينى كۆرۈپ روزا تۇتۇشى كۇپايە ئەمەسمۇ ؟ دېسەم، ئۇ: ياق، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇشۇنداق (ئاينى كۆرۈپ روزا تۇتۇشقا ۋە ئاينى كۆرۈپ ھېيت قىلىشقا بۇيرىغان، دېدى. (مۇسلىم: 1087)

بۇ ماۋزۇنىڭ خۇلاسىسى شۇكى: بىز بۇ مەسىلىگە دىققەت بىلەن قارايدىغان بولساق، يوقۇرىدىكى ھەنەپىي، مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرىنىڭ كۆزقاراشلىرىنى ئەڭ توغرا دەپ باھا بېرىمىز، چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ « ئاي كۆرۈپ روزا تۇتۇڭلار، ئاي كۆرۈپ ھېيت قىلىڭلار » دېگەن ھەدىسىدىكى خىتابىنىڭ پۈتۈن ئىسلام مىللىتىگە ئورتاق، ئۇمۇمى ئەمىر ئىكەنلىكى ناھايىتى ئېنىقتۇر. مەلۇمكى، شەرىئەتنىڭ ئەمىر ۋە مەنئىلىرى ھەممىگە ئورتاق ۋە ئۇمۇمىيدۇر، مۇسۇلمانلار دۇنيانىڭ قايسى جايلىرىغا تارقالغان بولمىسۇن ئۇلارنىڭ ھەممىسى بىر ئۇممەتتۇر. بۇنداق بولغان ئىكەن، ئۇلارنىڭ روزا تۇتۇشلىرى بىلەن ھېيت قىلىشلىرىمۇ، ھەج پائالىيەتلىرىگە ئوخشاش بىرلا ۋاقىتتا بولۇشى كېرەك. ئەمدى بۇ يەردە مۇنداق بىر سۇئال تۇغۇلۇشى مۇمكىن: ئانداقتا نىمە ئۈچۈن پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىنىڭ ناماز ئوقۇش ۋاقىتلىرىمۇ ئوخشاش بىرلا ۋاقىتتا بولمايدۇ؟ بۇنىڭغا مۇنداق دەپ جاۋاب بېرىمىز: روزا تۇتۇش مەسىلىسى نامازدىن پەرقلىقتۇر. چۈنكى نامازنىڭ ۋاقىتلىرى، تاڭنىڭ يورۇشى، قۇياشنىڭ ئېگىلىشى، ئۇنىڭ پېتىشى ۋە ئۇپۇقتىكى قىزىللىقنىڭ يوقىلىشى قاتارلىق ئالامەتلەرگە باغلىقتۇر. ئەمما روزا ئاي كۆرۈش ئارقىلىقلا پەرز بولىدۇ، چۈنكى ئاللاھ تائالا ناماز ۋاقىتلىرىنى يوقىرىقى ئالامەتلەرگە باغلىغان بولسا، روزا تۇتۇشنىڭ ۋاقتىنى ئاي كۆرۈشكە باغلىغان. مۇسۇلمانلاردىن بەزى كىشىلەرنىڭ ئاينى كۆرگەنلىكى پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ كۆرگىنىگە ئوخشاشتۇر.

## 602. سۇئال: روزا تۇتۇش كۈنىنى دۆلەت تەرەپتىن بەلگۈلىشى شەرتمۇ؟

رامىزان ئېيىنىڭ كۆرۈنگەنلىكىنى ئىسپاتلاشتا ۋە روزا تۇتۇشقا باشلاشتا دۆلەتنىڭ قارار قىلىشى شەرت ئەمەس. ئەگەر مۇسۇلمانلاردىن بىرەر كىشى رامىزان ئېيىنى كۆرگەنلىكىنى ئىسپاتلىغان بولسىمۇ، دۆلەت ئۇنىڭ ئاي كۆرگەنلىكىنى ئېتىراپ قىلمىغانلىقتىن باشقىلار روزا تۇتمىسىمۇ ئاي كۆرگەن كىشىنىڭ ئۆزى يالغۇز بولسىمۇ روزا تۇتۇشى پەرز بولۇپ بەلگىلىنىدۇ. ئىسلام شەرىئەت ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بويىچە : رامىزان ئېيىنى كۆرگەن كىشىنىڭ روزا

تۇتۇشى پەرزدۇر. ئەگەر دۆلەت قايسى بىر يول بىلەن بولمىسۇن رامىزان ئېيىنىڭ كۆرۈنگەنلىكىنى ئىسپاتلاپ چىقسا، مۇسۇلمانلارنى روزا تۇتۇشقا ئەمر قىلسا. بۇئەمر بەزى كىشىلەرنىڭ مەزھەبىگە ياكى كۆزقاراشلىرىغا زىت كەلگەن تەقدىردىمۇ. پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ روزا تۇتۇشى پەرز بولۇپ بەلگىلىنىدۇ. چۈنكى دۆلەتنىڭ قارارى مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى ئىختىلاپلارنى ھەل قىلىدۇ.

## 603. سوئال: شەۋۋال ئېيىنىڭ ئىسپاتلىنىشى

شەۋۋال ئېيىنىڭ كىرگەنلىكى رامىزان ئېيىنىڭ 29- كۈنى شامدىن كېيىن ئاي كۆرۈش ئارقىلىق ئىسپاتلىنىدۇ. شۇ ئاخشىمى شەۋۋالنىڭ ئېيى كۆرۈنسە ئەتىسى ھېيت قىلىنىدۇ، ئەگەر بۇئاخشىمى ئاي كۆرۈنمىسە رامىزاننى 30 كۈن قىلىپ تولۇقلاپ، ئاندىن ھېيت قىلىنىدۇ. ئەگەر رامىزانغا 30 كۈن توشقاندىن كېيىنمۇ يېڭى ئاينى كۆرگىلى بولمىسا قانداق قىلىش كېرەك؟ ھەنەپىي مەزھىبىگە كۆرە، رامىزانغا 30 كۈن توشقاندىن كېيىنمۇ ھاۋا ئوچۇق تۇرۇپ شەۋۋالنىڭ ئېيى كۆرۈنمىسە ھېيت قىلىشقا بولمايدۇ. بەلكى يەنە بىر كۈن روزا تۇتۇپ، ئاندىن ئاي كۆرۈنسۇن ياكى كۆرۈنمىسۇن ھېيت قىلىنىدۇ. بۇنداق شارائىتتا، رامىزاننىڭ بېشىدىكى روزا تۇتۇشقا باشلىغان بىرىنچى كۈن رامىزاندىن سانالمايدۇ. ئۇ ۋاقىتتىكى ئاي كۆردۇق دېگەن شاھىدلار يالغانچى ياكى خاتالاشقان دەپ ھېسابلىنىدۇ. بۇنداق قىلمىغاندا رامىزان ئېيى 31 كۈن بولۇپ قالغان بولىدۇ. بۇ توغرا ئەمەس، چۈنكى قەمەرىيە ئايلىرى 30 كۈندىن ئارتۇق بولمايدۇ، بەلكى 29 بىلەن 30 كۈن ئارىسىدا داۋام قىلىدۇ. ئەگەر ھاۋا تۇتۇق بولغانلىق سەۋەبتىن ئاي كۆرۈنمىگەن بولسا، 30 كۈن توشقاندىن كېيىن ئەتىسى ھېيت قىلىش پەرزدۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاينى كۆرمىگىچە ياكى شەئبان ئېيىنى تولۇق توشقۇزمىغىچە ئالدىراپ روزا تۇتماڭلار. ئاندىن يېڭى ئاينى كۆرمىگىچە ياكى رامىزان ئېيىنى تولۇق توشقۇزمىغىچە ئالدىراپ روزا تۇتۇشنى توختاتماڭلار (ئەبۇ داۋۇد: 2326)

## 604. سوئال: ئاي كۆرۈنگەنلىكىگە بىر ئادەمنىڭ گۇۋاھلىق بېرىشى يېتەرلىكمۇ؟

ئاسماندا بۇلۇت ياكى تۇمان قاتارلىق ئاينى كۆرۈشكە توسالغۇ بولىدىغان سەۋەبلەر مەۋجۇد بولغان ۋاقىتتا، ئادالەتلىك بىر ئادەمنىڭ ئاينى كۆرگەنلىكى ھەققىدىكى گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىدۇ. ئادالەتلىك دېگەندىن مەقسەت. دىنغا مەھكەم، تەقۋا، بىرەر قېتىممۇ يالغان سۆزلىگەنلىكى مەلۇم بولمىغان، دىندار ئادەم دېمەكتۇر. چۈنكى ئاي كۆرۈش مەسىلىسىمۇ شەرئىيەت ئەھكاملىرى بىلەن مۇناسىۋەتلىك بىر مەسىلە بولغانلىقتىن، بۇنىڭدىمۇ گۇۋاھچىنىڭ ئادالەتلىك بولۇشى شەرت قىلىنىدۇ. ئەگەر ئاسماندا بۇلۇت، تۇمان قاتارلىقلار بولماي، ھاۋا ئوچۇق بولغان بولسا، بۇنداق ۋاقىتتا بىر ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ، بەلكى ئاي كۆرگەنلىككە بىردىن كۆپ ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقى كېرەك بولىدۇ. ھەنەپىي ۋە مالىكى مەزھەبلىرىگە كۆرە، بۇنداق ۋاقىتتا (يەنى ھاۋا ئوچۇق بولغان ۋاقىتتا)، ئىككى ئادەمنىڭ ئاينى كۆردۇق دەپ بەرگەن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىدۇ. شاپىئىي ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرىگە كۆرە، ئادالەتلىك بىر ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقى يېتەرلىك سانىلىدۇ.

## 605. سوئال: ئاي كۆرۈشنىڭ ۋاقتى

كۈندۈزى كۆرۈنگەن ئاي ھېسابقا ئېلىنمايدۇ. بەلكى شامدىن كېيىن كۆرۈنگەن ئاي ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىنى شەبان ئېيىنىڭ 29- كۈنى شامدىن كېيىن ئاي كۆرۈشكە چىقىپ، ئاينى كۆرسە روزا تۇتۇشقا، ئەگەر ھاۋا بۇلۇتلۇق ياكى تۇمانلىق بولغان

سەۋەبتىن ئاينى كۆرگىلى بولمىغاندا، شەبان ئېيىنى 30 كۈن قىلىپ تولۇقلاپ، ئاندىن روزا تۇتۇشقا، رامىزاننىڭ 29۔ كۈنى شامدىن كېيىن شەۋۋالنىڭ ئېيىنى كۆرۈشكە چىقىپ، ئاي كۆرۈنسە ئەتىسى ھېيت قىلىشقا، ئەگەر ھاۋا بۇلۇتلۇق ياكى تۇمانلىق بولغانلىقتىن ئاينى كۆرەلمىسە رامىزان ئېيىنى 30 كۈن قىلىپ تولۇقلاپ، ئاندىن ھېيت قىلىشقا بۇيرىغان. بۇنىڭغا بىنائەن، ئەگەر رامىزاننىڭ 29۔ كۈنى ئەتىگەندە ئاي كۆرۈنسە بۇ ئاي ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ، بەلكى شامدىن كېيىن كۆرۈنگەن ئايلا ھېساب قىلىنىدۇ.

# ئۈچىنچى باب. روزىنىڭ ئەھكاملىرى

## 606. سۇئال: روزىنىڭ ھەقىقىتى

روزىنىڭ ھەقىقىتى ـ ئاللاھ تائالا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى مەنئى قىلغان: جىدەل۔ ماجىرا قىلىش، يالغان سۆزلەش، غەيبەت قىلىش، سۇخەنچىلىك قىلىش، كىشىلەرنى ئالداش ۋە باشقىلارغا ئازار قىلىش قاتارلىق يامان ئىشلارنىڭ ھەممىسىدىن ساقلىنىشتىن ئىبارەتتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە رامىزان روزىسىنىڭ پەرز قىلىنغانلىقىنىڭ غايىسى مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھ تائالا مەنئى قىلغان ئىشلاردىن ساقلىنىشى ئارقىلىق تەقۋالىق مەرتىۋىلىرىگە يېتىشلىرى ئۈچۈن ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆئمىنلەر! (گۇناھلاردىن) ساقلىنىشىڭلار (بۇئارقىلىق تەقۋالىق مەرتىۋىلىرىگە يۈكسىلىشىڭلار ) ئۈچۈن سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ (رامىزان) روزىسى پەرز قىلىندى. » (بەقەر سۈرىسى 183۔ ئايەت).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ روزىنىڭ ھەقىقىتى۔ ئەزالارنى ۋە تىلنى ئاللاھ تائالا مەنئى قىلغان بارلىق يامان ئىشلاردىن ساقلاشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: كىمكى روزىدار تۇرۇپ يالغان سۆزلەش ۋە ساختا ئىش قىلىشنى تەرك ئەتمەيدىكەن، الله تائالا ئۇنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكنى تەرك ئېتىشىگە موھتاج ئەمەس (يەنى ئۇنداق روزا تۇتقاننىڭ نېمە پايدىسى!) (بۇخارى1903)

## 607. سۇئال: روزا كىملەرگە پەرز بولىدۇ؟

يىلدا بىر ئاي رامىزان روزىسىنى تۇتۇش۔ ھەرقانداق مۇسۇلمان، ئاقىل، بالىغ كىشى ئۈچۈن پەرزدۇر. چۈنكى ئىبادەتكە تەكلىپ قىلىنىشنىڭ ئاساسلىق شەرتلىرى: مۇسۇلمان بولۇش، ئاقىل ۋە بالىغ بولۇشتىن ئىبارەتتۇر، شۇڭا كاپىرلار ئىبادەتكە تەكلىپ قىلىنىشقا لايىق ئەمەس، ئۇلار ئاللاھ تائالانىڭ نەزىرىدە چاھارپايلار بىلەن ئوخشاش دەرىجىدىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى تۇتۇش بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك باللارغا پەرز ئەمەس. لېكىن بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالا مەيلى قىز بولسۇن مەيلى ئوغۇل بولسۇن قىينىلىپ قالماي روزا تۇتۇشقا قادىر بولالىسا، ئاتا ئانىلارنىڭ ئۇلارنى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇشى لازىم. ئەگەر بىر بالا ئون ياشقا كىرگەندىن كېيىن روزا تۇتقىلى ئۇنىمىسا خۇددى ئۇنى ناماز ئوقۇمىسا ناماز ئوقۇتۇش ئۈچۈن ئۇرغانغا ئوخشاش روزا تۇتتۇرۇش ئۈچۈنمۇ ئۇرسا بولىدۇ. ئەگەر كىچىك بالا روزىسىنى بۇزىۋاتسا، ئۇ بالا ئۇ روزىنىڭ قازاسىنى قىلىشقا بۇيرۇلمايدۇ. چۈنكى روزىنىڭ قازاسىنى قىلىش ئۇنىڭغا قىيىنچىلىق ئېلىپ كېلىدۇ. ئەمما ئۇ بالا نامازنى بۇزىۋاتسا ئۇنى قايتا ئوقۇشقا بۇيرۇلىدۇ. چۈنكى نامازنى قايتا ئوقۇش ئۇنىڭغا ھېچقانداق قىيىنچىلىق ئېلىپ كەلمەيدۇ.

رامىزان روزىسى پەرىز بولغان 4۔ خىل ئادەم كاپىرلار دۆلىتىدىكى مۇسۇلمانلار بولۇپ كاپىر

دۆلەتتە ياشايدىغان مۇسۇلمان ئادەمنىڭ رامىزان روزىسىنىڭ پەرز روزا ئىكەنلىكىنى بىلىشى لازىم. ئەمما مۇسۇلمانلار دۆلەتتە ياشايدىغان مۇسۇلمان ئادەمگە رامىزان روزىسىنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن بۇ شەرت لازىم ئەمەستۇر. چۈنكى ئىسلام دۆلەتتە ياشايدىغان بىر ئادەمنىڭ رامىزان روزىسىنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى بىلمەسلىكى ئۈنىڭدىن قوبۇل قىلىنىدىغان ئۆزرە ئەمەستۇر.

ئەمما ئاقىل، بالىغ بولمىغانلارغا كەلسەك، بۇلار شەرىئەتنىڭ تەكلىپلىرىدىن ئەپۇ قىلىنغانلاردۇر.

## 608. سوئال: روزا تۇتۇشنىڭ شەرتلىرى

روزا تۇتۇشنىڭ شەرتلىرى: ئېنى ساق بولۇش، مۇقىم (سەپەر ئۈستىدە بولماسلىق)، ئاياللارنىڭ ھەيز (ئايلىق ئادىتى) ۋە نەپاس (تۇغۇتلۇق ھالى) دىن پاك بولۇشىدىن ئىبارەتتۇر. ئايال كىشى ئەگەر ھەيز ياكى نەپاسنىڭ قانلىرىدىن پاك بولمىغان بولسا، ئۇلارنىڭ روزا تۇتۇشى مەنئى قىلىنىدۇ. بۇنداق ۋاقىتتا ئەگەر روزا تۇتسىمۇ، تۇتقان روزىسى مەقبۇل ئەمەستۇر. ئايال كىشىلەر رامىزاندا ھەيز ياكى نەپاس سەۋەبى بىلەن تۇتالمىغان روزىسىنى رامىزاندىن باشقا قايسى بىرئايدا، تۇتالمىغان بىر كۈنگە بىر كۈندىن ھېسابلاپ تۇتىدۇ.

## 609. سوئال: روزىنىڭ پەرزلىرى

روزىنىڭ پەرزلىرى ئىككى بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر :

1. يېيىش- ئىچىش ۋە جىنسىي مۇناسىۋەتتىن ئۆزىنى مەنئى قىلىش.

2. پەرز روزا ئۈچۈن تاڭ يورۇشتىن بۇرۇن نىيەت قىلىش.

بۇلارنىڭ تەپسىلاتى تۆۋەندىكىچە:

روزىنىڭ بىرىنچى پەرزى، روزا تۇتقان كىشىنىڭ تاڭ يۇرۇغاندىن باشلاپ، كۈن پاتقۇچىلىك بولغان ۋاقىت ئىچىدە، يېيىش- ئىچىش ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت قىلىشتىن توسۇلۇشىدىن ئىبارەت .

روزىنىڭ ئىككىنچى پەرزى، تاڭ ئاقىرىشتىن بۇرۇن روزا تۇتۇشنى نىيەت قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. تاڭ يۇرۇشتىن بۇرۇن نىيەت قىلىنمىغان روزا ھېسابقا ئېلىنمايدۇ. نىيەتنىڭ ئورنى قەلبتۇر. پەقەت دىلدا روزا تۇتۇشنى نىيەت قىلىش يېتەرلىكتۇر. نىيەتنى ئېغىز ئارقىلىق ئىپادىلەش شەرت ئەمەس، ئەمما دىلدىكى نىيەتنى ئېغىز ئارقىلىق ئىپادىلەش ئەۋزەلدۇر. نىيەتنىڭ ھەقىقتى- ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاش ئارقىلىق ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىششىنى مەخسەت قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. تاڭ يۇرۇشتىن بۇرۇن ئاللاھ تائالا رازىلىقىنى كۆزلەپ روزا تۇتۇشنى مەقسەت قىلغان ۋە شۇمەقسەتتىگە بىنائەن ئاغزىنى ياپقان كىشى ھەقىقىي روزىدار كىشىدۇر.

## 610. سوئال: روزىدا نىيەتنىڭ پەرز بولغانلىقىنىڭ سەۋەبى

روزىدا نىيەتنىڭ پەرز بولغانلىقىنىڭ سەۋەبى- ئىبادەتنى ئادەتتىن پەرقلەندۇرۇش ئۈچۈندۇر. چۈنكى ئىنسان گاھىدا پەرھىز سەۋەبى بىلەن ياكى تاپالمىغانلىقتىن ياكى ئىشى ئالدىراش بولۇپ، ۋاقتى يەتمىگەنلىكتىنمۇ بەزىدە كۈن بويى يېمەك- ئىچمەكتىن توسۇلىدۇ. بوھالەتتە ئۇنى روزىدار دىيىشكە بولمايدۇ. نىيەت پۈتۈن ئەمەل- ئىبادەتلەر ئۈچۈن تەلەپ قىلىنىدۇ. بولۇپمۇ رامىزان روزىسىدا نىيەت مۇھىم پەرزلەرنىڭ بىرىدۇر.

## 611. سوئال: نىيەتتە روزىنىڭ تۈرىنى تەيىنلەش مەسىلىسى

رامىزان ئېيىنىڭ روزىسى ياكى نەپلى روزىلار ئۈچۈن نىيەت قىلىشتا، روزىنىڭ تۈرىنى تەيىنلەش

شەرت ئەمەس، يەنى « بۈگۈنكى رامىزان روزىسىنى تۇتۇشقا نىيەت قىلدىم » ياكى «نەپلى روزا تۇتۇشقا نىيەت قىلدىم » دەپ، تۇتماقچى بولغان روزىنىڭ تۈرىنى نىيەتتە تەيىنلەش تەلەپ قىلىنمايدۇ. بەلكى « ئاللاھ تائالا رازىلىقى ئۈچۈن روزا تۇتۇشقا نىيەت قىلدىم » دەپ نىيەت قىلىش يېتەرلىكتۇر. چۈنكى رامىزان ئېيىدا رامىزان روزىسىدىن باشقا روزا تۇتۇلمايدۇ. بۇئايدا تۇتۇلغان قانداقلا روزا ئۆزلىكىدىن رامىزان روزىسىغا كىرىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ تۈرىنى ئوچۇقلاشقا ھاجەت قالمايدۇ. ئەمدى، نەپلى روزىلارغا كەلسەك، نەپلى روزىلارنى تۇتۇشنىڭ مۇئەييەن بىر ۋاقتى يوقتۇر. شۇڭا ئۇنىڭغا نىيەت قىلىشتا، مۇتلەق روزا تۇتۇشقا نىيەت قىلىسمۇ يېتەرلىكتۇر. ئەمما رامىزان روزىسىنىڭ قازاسىنى، كاپارەتنىڭ روزىسىنى ۋە نەپلى ئۈچۈن تۇتۇپ، بۇزىۋاتقان روزىسىنىڭ بەدىلىنى تۇتماقچى بولغان كىشى ئۆزىنىڭ شۇ ۋاقىتتا تۇتماقچى بولغان روزىسىنىڭ تۈرىنى نىيەتتە تەيىنلىشى شەرتتۇر.

## 612. سۇئال: روزىنى بۇزىدىغان ئامىللار

روزىنى بۇزىدىغان ئامىللار ئىككى تۈرگە ئايرىلىدۇ. ئۇلارنىڭ بىرى: روزىنى بۇزۇش بىلەن بىرگە قازا ۋە كاپارەتنى لازىم قىلىدىغان ئامىللار. ئىككىنچىسى: روزىنى بۇزۇش بىلەن بىرگە قازانىلا لازىم قىلىدىغان ئامىللار.

## 613. سۇئال: روزىسىنى بۇزغان ئادەمگەقازا بىلەن كاپارەتنى لازىم قىلىدىغان ئامىللار

روزا تۇتقان كىشىنىڭ رامىزان كۈندۈزىدە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى، يېيىشى، ئىچىشى روزىنى بۇزىدۇ ۋە قازا بىلەن كاپارەتنى لازىم قىلىدۇ. كاپارەت- ماددىي جازا دېمەكتۇر. ئۆزۈرسىز ھالدا رامىزان روزىسىنى قەستەن بۇزغان كىشىنىڭ مۇشۇ دۇنيادا بۇ گۇناھىنى يۇيۇشى ئۈچۈن تۆلەيدىغان بەدىلى كاپارەت دەپ ئاتىلىدۇ. كاپارەتتىن ئىبارەت بۇجازا- بىر قۇلنى ئازات قىلىش، ئەگەر ئۇنىڭغا كۈچى يەتمىسە ئىككى ئاي ئارقا-ئارقىدىن، ئۇزمەي روزا تۇتۇش، ئۇنىڭغىمۇ كۈچى يەتمىسە يوقسۇللاردىن ئاتمىش كىشىگە بىرقېتىم تاماق بېرىش بىلەن ئادا تاپىدۇ. مۇنداق كىشىگە كاپارەتنىڭ لازىم كېلىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، روزا تۇتقان كىشى رامىزان كۈندۈزىدە، ھېچ بىر زورلانماستىن، بىلىپ تۇرۇپ، قەستەن ھالدا روزىسىنى بۇزۇش ئارقىلىق مۇبارەك رامىزان ئېيىنىڭ ھۆرمىتىنى بۇزغان بولىدۇ. شۇڭا مۇنداق كىشىگە ئىسلام شەرىئىتىنىڭ بەلگىلىگەن جازاسى ئېغىر بولىدۇ، ئۇ بولسىمۇ بۇزغان ھەربىر كۈنى ئۈچۈن بىر قۇلنى ئازات قىلىش، ئەگەر ئۇنىڭغا كۈچى يەتمىسە ئىككى ئاي ئارقا- ئارقىدىن ئۇزمەي روزا تۇتۇشتىن ئىبارەتتۇر. ئىككى ئاي ئىچىدە بىرەر كۈننى روزىسىز ئۆتكۈزۈپ قويغان كىشىنىڭ تۇتقان بارلىق روزىسى بىكار بولۇپ كېتىدۇ. مۇنداق ۋاقىتتا، ئۇ كىشى ئىككى ئايلىق بۇ روزىنى قايتىدىن باشلاشقا مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ. ئىككى ئاي ئارقا- ئارقىدىن روزا تۇتالمايدىغان كىشى يوقسۇللاردىن ئاتمىش كىشىنى ئۆزى يەيدىغان نورمال تاماق بىلەن بىرقېتىم غىزالاندۇرۇش ئارقىلىق بۇ كاپارەتنى ئادا قىلىدۇ.

## 614. سۇئال: روزىسىنى بۇزغان ئادەمگە قازانىلا لازىم قىلىدىغان ئامىللار

قازا- ۋاقتىدا ئادا قىلالمىغان ئىبادەتلەرنى باشقا بىر ۋاقىتتا ئادا قىلىش دېمەكتۇر. روزىنىڭ قازاسى بىر كۈنگە بىر كۈن روزا تۇتۇش بىلەن ئادا تاپىدۇ. روزىسىنى بۇزغان كىشىگە قازانىڭ لازىم كېلىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، رامىزان كۈندۈزىدە روزىسىنى بۇزغان كىشى، بۇ بىر كۈنلۈك روزىنى يوقىتىپ چىقارغان بولىدۇ. شۇڭا بۇنداق كىشىنىڭ رامىزاندىن باشقا كۈنلەردە ئۆزىنىڭ بۇزغان روزىسىنىڭ بىر كۈنگە بىر كۈندىن ھېسابلاپ روزا تۇتۇشى ئۇنىڭ رامىزاندا بۇزغان روزىسىنىڭ

ئورنىنى تولدۇرىدۇ. چۈنكى روزا تۇتۇپ، ئۇنى بۇزىۋەتكەن كىشى روزا تۇتمىغانغا ئوخشاشتۇر. شۇڭا بۇنداق كىشىگە قازا لازىم كېلىدۇ.

1. ئادەتتە يېيىلمەيدىغان نەرسىلەرنىڭ گالدىن ئۆتۈپ كېتىشى، مەسىلەن: قۇم، تۇپراق، كۆپ مىقداردىكى تۇز قاتارلىقلارنىڭ گالدىن ئۆتۈپ كېتىشى روزىنى بۇزىدۇ ۋە قازانى لازىم قىلىدۇ.

2. قارنىدىكى يېمەكلەرنى چىقىرىش ئۈچۈن قەستەن قۇسۇش روزىنى بۇزىدۇ ۋە قازانى لازىم قىلىدۇ. ئەمما ئىختىيارسىز ھالدا قۇسقان كىشىنىڭ روزىسى بۇزۇلمايدۇ.

3. ئېپتارنىڭ ۋاقتى كەلگەنلىكىنى گۇمان قىلىپ، ئېغىزىنى ئېپتاردىن بۇرۇن ئېچىۋاتقان ياكى تاڭ يورۇمىدى دېگەن گۇمان بىلەن تاڭ يورۇپ بولغاندىن كېيىنمۇ يېيىشنى داۋام قىلغان كىشىگە قازا لازىم كېلىدۇ.

4. روزىدار كىشىنىڭ قەستەن ئىھتىلام بولۇشى، يەنى روزىدار كىشىنىڭ ئايالىنى سۆيگەنلىكى ياكى قۇچاقلىغانلىقى سەۋەبتىن مېنى (سپېرم)نىڭ ئېتىلىپ چىقىشى ياكى قولى بىلەن ئۇنى قەستەن چىقىرىشى روزىنى بۇزىدۇ ۋە قازانى لازىم قىلىدۇ.

5. قۇرسىقىدىكى ياكى بېشىدىكى يارىغا دورا قۇيۇش بىلەن، بۇ دورا ئۇنىڭ ئىچىگە ياكى گېلىغا كىرىپ كەتكەن بولسا، بۇكىشىنىڭ روزىسى بۇزۇلىدۇ ۋە قازا لازىم كېلىدۇ.

6. بۇرۇنغا، قۇلاققا دورا تېمىتىش روزىنى بۇزىدۇ ۋە قازانى لازىم قىلىدۇ. چۈنكى قۇلاق ۋە بۇرۇندىن كىرگەن نەرسىلەر ئېغىزدىن كىرگەنگە ئوخشاشتۇر. شۇنىڭدەك، تومۇرغا سېلىنغان قۇۋۋەت ئۇكۇللىرى روزىنى بۇزىدۇ ۋە قازانى لازىم قىلىدۇ. ئەمما بەدەننىڭ قايسى بىر يېرىگە سېلىنغان نورمال ئۇكۇللار روزىنى بۇزمايدۇ. چۈنكى بۇرۇن، ئېغىز ۋە قۇلاقتىن باشقا ئەزالار ئادەتتە، ئىچ قىسمىغا سىرتتىن بىرنەرسە قوبۇل قىلىش ئەزالىرىدىن سانالمايدۇ. شۇنىڭدەك كۆزگە سۈرمە تارتىش بىلەنمۇ روزا بۇزۇلمايدۇ. كۆزگە تېمىتىلغان دورا ئەگەر گالغا ئۆتۈپ كەتكەن تەقدىردىمۇ روزا بۇزۇلمايدۇ.

7. ئاياللارنىڭ رامىزان كۈندۈزىدە ھەيز كۆرۈشلىرى ياكى توغۇشلىرى روزىنى بۇزىدۇ ۋە قازانى لازىم قىلىدۇ. چۈنكى ئاياللارنىڭ روزىسىنىڭ دۇرۇس بولۇشىنىڭ شەرتى ئۇلارنىڭ ھەيز ۋە نەپاسلاردىن پاك بولۇشىدۇر.

8. ئەگەر روزا تۇتىۋاتقان ئادەم ئەسنەش ئۈچۈن بېشىنى ئاسمانغا كۆتىرگەندە، بىر تامچە يامغۇر ياكى قار ياكى ئۇستۇندىن ئاققان بىر تېمىم سۇ چۈشۈپ ئۇنىڭ گېلىغا كىرىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ئەسنىۋاتقان چاغدا ئېغىزىغا قولىنى قويۇۋېلىش ئارقىلىق ئۇ نەرسىلەردىن ساقلىنىشى مۇمكىن ئىدى.

9. گەرچە روزا تۇتىۋاتقان ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرگەن نەرسە، ئۇنىڭ تېنىگە پايدىلىق بولمىسىمۇ، لېكىن ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى ئۆزى كىرگۈزگەن ۋە ئۇ نەرسە ئۇنىڭ ئىچىدە قالغان بولسا، بۇ ھالەتتىمۇ ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

10. ئەر كىشىنىڭ ياكى ئاياللىنىڭ ئارقا تەرەت يولى ئارقىلىق ياكى ئاياللىنىڭ ئالدى تەرەت يولى ئارقىلىق ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرگۈزۈلىدىغان دورىلار مەيلى ئۇلارنى روزا تۇتىۋاتقان ئادەم ئىچىگە ئۆزى كىرگۈزسۇن مەيلى باشقىلار كىرگۈزسۇن روزىنى بۇزىدۇ. چۈنكى بۇ دورىلار ئىنسانىنىڭ تېنىگە پايدىلىقتۇر.

11. يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتۈلگەن ھۆكۈملەرگە قارىغاندا يانپاشقا ياكى تۇمۇرلارغا ئورۇلغان

ئۇكۇل ئارقىلىق ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرگەن نەرسىلەرنىڭمۇ روزىنى بۇزۇدىغانلىقى چىقىدۇ. چۈنكى ئۇكۇل ئارقىلىق ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرگۈزۈلگەن دورىلار دوختۇرلارنىڭ دېگىنىدەك ئادەمنىڭ بەدىنىدە قالىدۇ ۋە ئاز بىر ۋاقىتنىڭ ئىچىدە ئادەمنىڭ تېنىگە تارايدۇ. ئۇنىڭ ئادەمنىڭ تېنىگە ھەم پايدىسى باردۇر.

روزىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشى ياكى بۇزۇلۇپ كەتمەسلىكى دورىنىڭ ئادەمنىڭ ئىچىگە يېتىش ياكى يەتمەسلىكىگە مۇناسىۋەتلىك بولىدىغان بولسا، زامانىمىزدا دوختۇرلۇق ساھاسىدە قوللىنىدىغان سايمانلار، ئۇ سايمانلار ئارقىلىق ئادەمگە ئۇرۇلغان دورىلارنىڭ ئادەمنىڭ ئىچىگە چوقۇم يېتىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئۇنداق ئىكەن دورىلارنى ئۇكۇل بىلەن ماڭغۇزۇش روزىنى بۇزىدۇ، دەپ قاراش ئەڭ توغرا قاراش بولۇشى لازىم. ئارقا تەرەت يولىغا تېقىلغان ھۆل بارماقتىكى كىچىككىنە ھۆل روزىنى بۇزىدۇ، دېيىلگەن يەردە زامانىۋىي دوختۇرلۇق ئۇسكۇنىلىرى ئارقىلىق كۆپ مىقداردا بەدەنگە پايدا قىلىدىغان ئۇكۇللارنى بەدەنگە ماڭغۇزۇش ياكى بەدەنگە قان سېلىش روزىنى بۇزمايدۇ، دەپ قاراش ئەقىلگە سىغمايدۇ. شۇڭا روزا تۇتىۋاتقان ئادەم ئۇكۇل ئۇردۇرماقچى بولسا، ئىپتاردىن كېيىن ئۇردۇرىشى لازىم. ئەگەر كۈندۈزدە ئۇردۇرۇشقا مەجبۇر بولۇپ قالسا، ئۇ ئادەم شەرىئەتنىڭ ھۆكمى بويىچە ئىلاجسىزلىقتىن روزىنى بۇزۇشقا رۇخسەت قىلىنغان كىشى ھېسابلىنىدۇ.

12. سەھۋەنلىك بىرنەرسىلەرنى يەپ قېلىشتا بولغىنىدەك يەنە روزىنىڭ ۋاقتىنى ئۆلچەشتىمۇ بولىدۇ. مەسىلەن: رامىزاندا بىر ئادەم تېخى تاڭ ئاتمىدى، دېگەن گۇمان بىلەن ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈۋاتقان ياكى سوھۇرلۇق يەۋەتقان، كېيىن ئۇ ئادەمگە تاڭنىڭ ئاتقانلىقى مەلۇم بولغان بولسا، ئۇ ئادەم تاڭنىڭ ئاتقانلىقىنى بىلگەن ھامانلا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىشتىن ياكى سوھۇرلۇق يېيىشتىن توختىغان بولسىمۇ ئۇنىڭ روزىسى توغرا بولمىغان بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئادەمگە بىر كۈن قازا روزا تۇتۇش لازىم بولىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ نىيىتىدە قەستەن روزىنى بۇزۇۋېتىش بولمىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا كەفارەت كەلمەيدۇ.

### 615. سۇئال: روزىدا خاتالاشقان كىشى بىلەن ئۇنتۇپ قالغان كىشىنىڭ ھۆكمى

روزىدا خاتالاشقان كىشى بىلەن ئۇنتۇپ قالغان كىشىنىڭ پەرقى شۇكى، روزىدارلىقىنى ئۇنتۇپ قالغان ھالدا، ئېسىدە يوق يەپ، ئىچىپ قويغان كىشىنىڭ روزىسى بۇزۇلمايدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن، ئۇنىڭغا قازامۇ لازىم كەلمەيدۇ. ئەمما روزىدا خاتالاشقان كىشىنىڭ روزىسى بۇزۇلىدۇ ۋە قازا لازىم كېلىدۇ. مەسىلەن : تاڭ ئاقاردى دەپ گۇمان قىلىپ، تاڭدىن كېيىنمۇ يېيىش- ئىچىشنى داۋام قىلىۋەرگەن ياكى كۈن پاتتى دەپ گۇمان قىلىپ، ئىپتاردىن بۇرۇن ئېغىزىنى ئاچقان كىشىنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ، ئۇنىڭغا قازا لازىم كەلگەنگە ئوخشاش.

### 616. سۇئال: روزا تۇتقان كىشى ئۈچۈن مەكرۇھ بولىدىغان ئىشلار

مەكرۇھ - گۇناھقا يېقىن بولغان، ئەمما ئۇنى سادىر قىلىش بىلەن ئەمەل- ئىبادەت بۇزۇلمايدىغان، بەلكى ئەمەل- ئىبادەتنىڭ سۈپىتىگە دەخىل يەتكۈزىدىغان ئىشلار دېمەكتۇر. ھەر ھالدا مەكرۇھ دېيىلگەن ئىشلاردىن ساقلىنىش ياخشىدۇر.

1.بىر نەرسىنىڭ تەمىنى تېتىش، چايناش، ئاغزىغا تۇكرۇكنى يىغىپ يۇتۇش مەكرۇھتۇر.

2. ئەگەر ئۆزىنى تۇتۇۋېلىشىغا ئىشەنچ قىلالمىسا ئايالىنى قۇچاقلاش، سۆيۈش مەكرۇھتۇر. كىيىمسىز يالىڭاچ قۇچاقلىششىمۇ مەكرۇھتۇر.

3. روزا تۇتىۋاتقان ئادەمنىڭ قان بەرگەنگە، شەخەك قويدۇرغانغا، ئېغىر ئىش قىلغانغا ۋە يازدا قىززىق مۇنچىدا ئۇزۇن تۇرغانغا ئوخشاش روزا تۇتۇشنى داۋاملاشتۇرۇشتىن ئاجىزلاشتۇرۇپ قويۇشقا ئېھتىمالى بار ئىشلارنى قىلىش مەكرۇھتۇر.

4. روزىنى خەتەرگە يولۇقتۇرۇش ئېھتىمالى بولغانلىقى ئۈچۈن  روزا تۇتىۋاتقان ئادەمنىڭ ئېغىزنى يۇيۇش ئۈچۈن پەقەت مسۋاكنىلا ئەمەسە، مسۋاك بىلەن چىش پاستىسى ئىشلىتىشى مەكرۇھتۇر.

5. ئېرى بار ئاياللانىڭ ئېرىنىڭ رۇخستىسىز نەپلە روزا تۇتۇشى مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئەر نەپلە روزا تۇتىۋاتقان ئايالنىڭ روزىسىنى بۇزدۇرۋەتكەن بولسا، ئۇ ئايال روزىنىڭ قازاسىنى ئېرىنىڭ رۇخستىنى ئالغاندىن كېيىن قىلىدۇ.

6. تاماقنىڭ تۇزىنى تىلىنىڭ ئۇچىدا بولسىمۇ تېتىش، شۇنىڭدەك روزىدار ئانىنىڭ بالىسغا نان چايناپ بېرىشى قاتارلىقلار. ئەگەر نان ئانىنىڭ گېلىدىن ئۆتۈپ كەتسە روزىسى بۇزۇلىدۇ. بۇۋاقىقا نان چايناپ بېرىدىغان باشقا ھېچكىم بولمىغاندا، ئانىسى روزىدار بولسىمۇ چايناپ بېرىشى جائىزدۇر.

## 617. سۇئال: روزا تۇتقۇچىلارغا رۇخسەت قىلىنغان ئىشلار

روزا تۇتقۇچىلارغا رۇخسەت قىلىنغان ئىشلار تۆۋەندىكىچە:

1. مسۋاك قوللىنىش. روزىدار كىشىنىڭ ئەتىگەندىن ئاخشامغىچە، ھۆل ياكى قۇرۇق ھەرتۈرلۈك مسۋاكلارنى قوللىنىشى جائىزدۇر.

2. روزىدار كىشىنىڭ كۆزلىرىگە سۈرمە تارتىشى ۋە دورا تېمىتىشى جائىزدۇر. چۈنكى كۆز ئادەتتە، ئىچ قىسىمغا سىرتتىن بىرنەرسە قوبۇل قىلىش ئەزالىرىدىن سانالمايدۇ. ئەگەر كۆزگە تېمىتىلغان دورىنىڭ تەمى گالغا ئۆتۈپ كەتكەن ھالەتتىمۇ روزا بۇزۇلمايدۇ. چۈنكى گالغا ئۆتكەن نەرسە دورىنىڭ ئۆزى ئەمەس، بەلكى ئەسرى سانىلىدۇ.

3. روزىدار كىشىنىڭ رامىزان كۈندۈزىدە يۇيۇنۇشى ياكى ئىسسقتىن سۇرۇندەش ئۈچۈن سۇغا چۆمۈلۈشى جائىزدۇر. بۇنىڭ بىلەن روزا بۇزۇلمايدۇ.

4. روزىدار كىشىنىڭ كۈندۈزدە ئېغىز- بۇرنىغا سۇ ئېلىپ چايقىشى جايىزدۇر. روزىسىنى بۇزمايدۇ. ئېغىزنى چايقىغاندا سۇنىڭ گالدىن ئۆتۈپ كەتمەسلىكىگە دىققەت قىلىش كېرەك. ھەنەپىي مەزھىبىگە كۆرە، روزىدار كىشى ئېغىز- بۇرنىنى چايقىغاندا سۇ ئۇنىڭ گېلىدىن ئۆتۈپ كەتسە ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلىدۇ. چۈنكى ئۇ، ئۆزىنىڭ روزىدار ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئېھتىيات قىلمىغانلىقى ئۈچۈن قەستەن روزىسىنى بۇزغان كىشىگە ئوخشاش سانىلىدۇ، دەپ قارار قىلىدۇ. بۇ ماۋزۇدا، باشقا مەزھەب ئالىملىرىنىڭ پىكىرلىرىگە ئاساسلىنىپ دېيمىزكى، بۇنداق كىشى روزىدا خاتالاشقان بولۇپ سانىلىدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن، ئۇنىڭ بۇزۇلغان روزىسى ئۈچۈن قازا لازىم كېلىدۇ، لېكىن ئۇ گۇناھكار بولمايدۇ. كاپارەتمۇ كەلمەيدۇ، چۈنكى ئۇ، روزىسىنى قەستەن بۇزغان ئەمەس.

5. داۋالىنىش مەقستى بىلەن بەدەننىڭ قايسى بىر يېرىگە بولمىسۇن ئوكۇل سالدۇرۇش ئارقىلىق روزا بۇزۇلمايدۇ. ئەمما غىزالىنىش ياكى كۈچلىنىش مەقستى بىلەن قۇۋۋەت ئوكۇل سالدۇرسا روزىسى بۇزۇلىدۇ. شۇنىڭدەك ئىنسانىنىڭ ئالدى ۋە كەينىدىن ئىبارەت ئىككى ئەۋرەت ئەزاسىنىڭ قايسى بىرىگە دورا قويۇشى بىلەن ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلىدۇ.

6. روزىدار كىشى ئۇچۇن خۇشپۇراق گۈللەرنى، ئەتىرلەرنى پۇراش جائىزدۇر. چۈنكى ئادەمنىڭ ئىچىگە ئۆتكەن ھىدلار ئاشقازانغا بارمايدۇ. شۇڭا خۇشپۇراقلارنى قوللىنىش روزىغا ھېچقانداق سەلبىي تەسىر كۆرسەتمەيدۇ، بەلكى پايدىلىقتۇر.

7.روزىدار كىشى جىنابەتتىن يۇيۇنۇش ئىشىنى تاڭ ئاتقاندىن كېيىنكى ۋاقىتلارغىچە كېچىكتۈرسىمۇ بولىدۇ. لېكىن جۇنۇپ بولغان كىشىنىڭ بامدات نامىزىنى قازا قىلماسلىق ئۈچۈن تاڭ يورۇشتىن بۇرۇن يۇيۇنۇپ، پاكلىنىشى لازىم. ئەگەر ئۇ، تاڭدىن بۇرۇن يۇيۇنماي، كۈندۈزى يۇيۇنغان بولسىمۇ، ئۇنىڭ تۇتقان روزىسى دۇرۇستۇر. ئەمما بامدات نامىزىنى ۋاقتىدىن كېچىكتۈرگەنلىكى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ. شۇنىڭدەك ئايلىق ئادىتى ئىچىدىكى ئايال كىشى ئەگەر كېچىدە ھەيزدىن پاكلىنىپ، روزا تۇتقان ۋە يۇيۇنۇشنى كۈندۈزگىچە كېچىكتۈرگەن بولسا، ئۇنىڭ تۇتقان روزىسى دۇرۇستۇر. ئەمما بامدات نامىزىنى كېچىكتۈرگەنلىكى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ.

8. ئىنساننىڭ بەدىنىدىكى تۆشۈكلەر ئارقىلىق ئىنساننىڭ قۇرسىقىغا كىرگەن نەرسىلەر روزىنى بۇزمايدۇ. مەسىلەن: روزا تۇتىۋاتقان ئادەم يۇيۇنغان ۋە قۇرسىقىنىڭ ئىچىدە سۇنىڭ سوغۇقىنى ھىس قىلغان بولسىمۇ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. شۇنىڭدەك روزا تۇتىۋاتقان ئادەم سۇيۇق ماددىلار بىلەن تىرىسىنى ياغلىغان ياكى كۆزىگە سۈرمە تارتقان بولسا، ئۇ ئادەم گېلىدا ئۇ نەرسىلەرنىڭ تەمىنى تېتىغان ياكى تۈكرۈكى ئارىسىدا ئۇ نەرسىلەرنىڭ رەڭگىنى كۆرگەن بولسىمۇ ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

9. ئادەتتە ساقلىنىش مۇمكىن بولمايدىغان نەرسە روزا تۇتىۋاتقان ئادەمنىڭ ئىچىگە ئۇنىڭ قەستىسىز كىرىپ كېتىشى بىلەن روزا بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. مەسىلەن: روزا تۇتىۋاتقان ئادەمنىڭ گېلىغا چاڭ توزاڭ، تۇپا ياكى تۈتۈن ياكى چىۋىن كىرىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

10. ئەگەر رۇزا تۇتىۋاتقان ئادەم بىر ياكى ئىككى تېمىم ئاققان تەرىنى ياكى كۆزىدىن ئاققان ياشنى ئېغىزىغا كىرگۈزگەن، تەر ياكى ياش ئۇنىڭ تۈكرۈكى بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن ۋە ئېغىزىدا تەرنىڭ ياكى ياشنىڭ تۇزلۇق تەمىنى تېتىمىغان بولسا، ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

11. روزا تۇتىۋاتقان ئادەمنىڭ چىش ئارىلىقلىرىدىن چىققان قان ئۇنىڭ قۇرسىقىغا كىرىپ كەتمىگەن بولسا، ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

12. روزا تۇتىۋاتقان ئادەم بۇرنىدىكى ماڭقىنى تارتىپ ئىچىگە كىرگۈزۈش بىلەن ياكى گەپ قىلىۋاتقاندا كالپۇكلىرىغا كېلىپ قالغان تۈكرۈكنى يۇتۇۋېتىش بىلەن، ياكى گېلىنى قاقاندا گېلىدىن ئېغىزىغا كەلگەن بەلغەمنى يۇتۇۋېتىش بىلەن ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى بۇ نەرسىلەر تېخى ئۇ ئادەمنىڭ تېنىدىن ئايرىلىپ كەتمىگەندۇر.

13. ئەگەر روزا تۇتىۋاتقان ئادەم چىشلىرىنىڭ ئارىسىدا قالغان بۇغداينىڭ بىر تال دانىسىدەك ئاز مىقداردىكى تاماقنىڭ قالدۇقلىرىنى يۇتىۋەتكەن بولسا، ئۇنى يۇتۇۋېتىش بىلەن ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى ئۇ، ساقلىنىش مۇمكىن بولمايدىغان دەرىجىدە كىچىك نەرسىدۇر.

14. چىققان قەي مەيلى ئاز بولسۇن مەيلى چىق بولسۇن قەي كۆچلۈك ھالەتتە كېلىپ روزىدار ئادەمنىڭ قەستىسىز ئۇنىڭ ئېغىزىدىن چىقىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

15. مەيلى ئاز بولسۇن مەيلى كۆپ بولسۇن چىققان قەينىڭ ھەممىسى ياكى بىرقىسمى

ئادەمنىڭ ئىچىگە ئۆزىچە يېنىپ كەتكەن بولسا، روزا بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى ئۇ قەينى روزا تۇتقۇاتقان ئادەم ئۆزى ئىچىگە قايتۇرمىغاندۇر.

16. روزا تۇتقۇاتقان ئادەم قىززىقلىق دەرىجىسىنى ئۆلچەيدىغان قۇرۇق گىرادۇسنى ئارقا تەرەت يولىغا تىققان بولسا، ئۇنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە روزا تۇتقۇاتقان بىر ئەر قۇرۇق بارمىقىنى ئارقا تەرەت يولىغا تىققان ياكى روزا تۇتقۇاتقان بىر ئايال قۇرۇق بارمىقىنى جىنسىي ئەزاسىغا تىققان بولسا، روزا بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر گىرادۇس ياكى بارماق ھۆل بولغان بولسا، روزا بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

17. دوختۇر دوختۇرلۇقتا قوللىنىدىغان بىرەر قۇرۇق سايماننى روزا تۇتقۇاتقان ئادەمنىڭ ئىچىگە تېقىپ ئاندىن تارتىپ ئالغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ روزىسى بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ.

## 618. سۇئال: كەفارەت ۋە ئۇنى بېرىشنىڭ قاچان ۋاجىب بولىدىغانلىقى توغرىسىدا

كەفارەت دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن گۇناھنى يۇيۇش ۋە يېپىش دېگەن مەنالارنى بېرىدۇ. چۈنكى كەفارەت تەۋبىنىڭ تولۇقلىمىلىرىدىندۇر. كەفارەت دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن قۇل ئازات قىلىش ياكى مەلۇم بىر مۇددەت روزا تۇتۇش، ياكى پېقىرلارغا مەلۇم بىر مىقداردا تاماق بېرىشتىن ئىبارەت ئۈچ ئىشنىڭ بىرىنى شۇ ئىشنى قىلىشقا نىيەت قىلىش بىلەن بىرگە قىلىشنى كۆرسىتىدۇ. كەفارەت بولسا، ۋاجىب بولۇش جەھەتتىن بىر جازا، ئادا قىلىش جەھەتتىن بىر ئىبادەت ھېسابلىنىدۇ. كەفارەت تەۋبىنىڭ تولۇقلىمىلىرىدىن بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇنى تېز ئادا قىلىش ۋاجىبتۇر. چۈنكى، ئۆتكۈزۈپ سالغان خاتالىقلارغا تېز تەۋبە قىلىش لازىمدۇر.

## 619. سۇئال: كەفارەت بېرىش ۋاجىب بولىدىغان ئادەملەر

كېچىدە قوپۇپ نىيەت قىلىپ روزا تۇتۇشنى باشلاپ بولغاندىن كېيىن كېسەلگە ئوخشاش روزىنى بۇزۇشقا بولىدىغان بىرەر سەۋەب، ھەيزگە ياكى نىفاسقا ئوخشاش روزىغا زىت كېلىدىغان بىرەر ئىش يىز بەرمىگەن تۇرۇقلۇق زورلانغان ۋە مەجبۇر بولۇپ قالغان ھالەتتە ئەمەس ئۆز ئىختىيارى بىلەن قەستەن رامىزان ئېيىنىڭ كۈنلىرىنىڭ روزىسىدىن بىرەر كۈننىڭ روزىسىنى بۇزىۋاتقان ھەر قانداق ئادەمگە كەفارەت بېرىش لازىمدۇر.

## 620. سۇئال: كەفارەت بېرىش ۋاجىب بولۇشنىڭ شەرتلىرى

يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتۈلگەن ئۇ سۆزدىن كەفارەتنىڭ ۋاجىب بولۇشى ئۈچۈن بىر نەچچە خىل شەرتنىڭ بارلىقىنى كۆرىۋالالايمىز. چۈنكى كەفارەت رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىنى بۇزغانلىقى ئۈچۈن بېرىلىدىغان ئەڭ ئېغىر جازادۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ جازا، رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىغا قىلىنغان جىنايەت ئەڭ يۇقىرى پەللىگە يەتكەندە بېرىلىدۇ. كەفارەت بېرىش ۋاجىب بولۇشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەر تېپىلىشى لازىم.

1. روزا، كېچىدە قوپۇپ روزا تۇتۇشقا نىيەت قىلىپ بولۇنغاندىن كېيىن بۇزۇلغان بولۇشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن كۈن ئىگىلگىلى بىرەر سائەت قېلىشتىن بۇرۇن روزا تۇتۇشقا نىيەت قىلىپ روزا تۇتقان ئادەم روزىسىنى بۇزىۋاتقان بولسا، ئۇنىڭغا پەقەت روزىنىڭ قازاسىلا كېلىدۇ، كەفارەت كەلمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم ئىمام شافىئىينىڭ كۆزقارىشى بويىچە روزا تۇتقان ھېسابلانمايدۇ.

2. روزىنى قەستەن بۇزۇشتىن ئىلگىرى سەھۋەنلىك بىلەن روزىنى بۇزۇدىغان بىرەر ئىشنى

قىلىپ سالماسلىق لازىم. مەسىلەن: روزا تۇتىۋاتقان ئادەم سەھۋەنلىك بىلەن بىرەر نەرسە يەپ ياكى ئىچىپ ياكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ قېلىپ ئاندىن ئۆزىنىڭ روزا تۇتىۋاتقانلىقىنى ئېسىگە ئالغاندىن كېيىن قەستەن بىرەر نەرسە يەپ ياكى ئىچىپ ياكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ روزىسىنى بۇزغان بولسا، ئۇ ئادەمگە پەقەت روزىنىڭ قازاسىنى قىلىشلا لازىم بولىدۇ.

3. روزىنى بۇزۇش، ئۇنى بۇزۇشقا مەجبۇرلانغان ھالەتتە بولماسلىقى لازىم. چۈنكى مەجبۇرلانغان ھالەتتە بۇزۇلغان روزا ئۈچۈن كەفارەت بېرىش لازىم بولمايدۇ.

4. ئەگەر روزىنى بۇزۇۋېتىش جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنىڭ سەۋەبى بىلەن بولغان ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت كامىل بىر شەكىلدە ئۆتكۈزۈلگەن بولسا، كەفارەت بېرىش ۋاجىب بولىدۇ.

5. ئەگەر روزىنى بۇزۇۋېتىش بىرەر نەرسە يېيىش ياكى ئىچىش سەۋەبى بىلەن بولغان بولسا، كەفارەت بېرىش ئادەتتە ئۇزۇقلۇنۇش ياكى داۋالىنىش ياكى لەززەتلىنىش ئۈچۈن يېيىلىدىغان ياكى ئىچىلىدىغان نەرسىلەرنى يېيىش ياكى ئىچىش سەۋەبى بىلەن ۋاجىب بولىدۇ.

6. روزا تۇتىۋاتقان ئادەم بىرەر ئىشنى قىلىپ سېلىپ ئۇز گۇمانىچە بۇ ئىش روزىنى بۇزىدۇ، دەپ قاراپ كېيىن روزىسىنى بۇزغان ۋە ئۇ گۇمان ئورۇنسىز چىقىپ قالغان بولسا، ئۇ ئادەمگە ھەم قازا ھەم كەفارەت كېلىدۇ.

**621. سۇئال: رامىزاندا جىنسى مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن كىشىگە دائىر ھۆكۈملەر**

1) رامىزاندا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن ئەر كىشى بۇ ئىشنى بىلىپ تۇرۇپ قەستەن قىلغان بولسا ئىسلام ئېغىر ئالىدىغان بىر ئاسىيلىقنى قىلغان بولىدۇ، چۈنكى رامىزان ئېيىنى روزا تۇتۇش ئىسلامنىڭ مۇھىم ئاساسلىرىدىن بىرى بولۇپ بۇ ئىش بىلەن ئۇنىڭ روزىسى بوزۇلىدۇ، ئۇنداق بولىدىكەن ئۇنىڭ ئورنىغا رامىزاندىن باشقا چاغدا بىر كۈن قازا روزا تۇتىشى كېرەك، بۇ كۆپچىلىك ئالىملارنىڭ قارىشى. يەنە قازا قىلىش بىلەن بىللە كەفارەت بېرىشى لازىم بولىدۇ.

2)ئەر-ئايال ئىككەيلەنگە بىر كەفارەت كېلەمدۇ ياكى ھەر بىرىگە ئايرىم-ئايرىم كەفارەت كېلەمدۇ؟ كۆپچىلىك ئالىملار ھەر بىرىگە ئايرىم-ئايرىم كەفارەت كېلىدۇ دەپ قارىغان، ئىمام شافىئىي ئايالغا كەفارەت كەلمەيدۇ پەقەت قازاسىنى قىلىشلا ۋاجىب بولىدۇ دەپ قارىغان.

3)بىرنەچچە قېتىم رامىزاندا روزا تۇتقان ھالدا جىنسىي مۇناسىۋەت قىلىپ روزىنى بۇزىۋەتكەن بولسا ئىمام ئەبۇ ھەنىفە ئۇنىڭغا بىرلا كەفارەت كېلىدۇ دەپ قارىغان، باشقا ئالىملار ھەر بىر قېتىمغا ئايرىم كەفارەت كېلىدۇ دەپ قارىغان.

4) بىر كىشى سەپەر ئۇستىدە بولۇپ تۇرۇپ روزا تۇتقان بولسا، بۇ روزىنى جىنسىي مۇناسىۋەت ياكى يېمەك-ئىچمەك بىلەن بۇزىۋەتكەن بولسا كۆپچىلىك ئالىملارنىڭ قارىشىدا ئۇنىڭغا كەفارەت كەلمەيدۇ، ئۇ پەقەتلا كېيىن قازاسىنى تۇتىۋالسا بولىدۇ، يەنە بىر قىسىم ئالىملارنىڭ قارىشىدا كەفارەت كېلىدۇ.

5) جىنسىي مۇناسىۋەتتىن باشقا سۆيۈش ۋە تۇتۇش قاتارلىق ئىشلار ياش ۋە يېڭى توي قىلغانلار ياكى ياشانغان بولسىمۇ ئۆزىنى تۇتالمايدىغان كىشىلەرگە نىسبەتەن مەكرۇھ بولىدۇ، ئۆزىنى تۇتالايدىغانلارغا نىسبەتەن مۇباھ بولىدۇ. ئەمما سۆيۈش ۋە قۇچاقلاشنىڭ ئاخىرى جىنسىي مۇناسىۋەت بىلەن ياكى مەنى چىقىش بىلەن ئاخىرلاشسا يۇقارىقىدەك قازا ۋە كەفارەت كېلىدۇ. شۇڭا ئۆزىنى تۇتالمايدىغان ياكى يېڭى توي قىلغانلار مۇمكىن قەدەر رامىزان كۈندۈزىدە سۆيۈش ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشى كېرەك، بولمىسا بۇ ئىشلار ئاخىرى جىنسىي

مۇناسىۋەتكە ئېلىپ بارىدۇ-دە قازا يىلەن كەفارەت قىلىش ۋاجىب بولۇپ قالىدۇ.

6) تاڭ ئېتىپ بولغاندىن كېيىن تاڭ ئاتمىدى دەپ ئويلاپ قېلىپ ياكى كۈن پاتماستىن كۈن پاتتى دەپ ئويلاپ قېلىپ جىنسىي مۇناسىۋەت قىلغان بولسا كېيىن ئۆزىنىڭ خاتا ئويلىغانلىقىنى بىلسە كۆپچىلىك ئالىملارنىڭ قارىشىدا ئۇنىڭ قازاسىنى قىلىشى كېرەك بولىدۇ.

7) رامىزانلىقىنى ئۇنتۇپ قالغان ياكى جىنسىي مۇناسىۋەتكە زورلانغان كىشىگە نىسبەتەن ئىمام ئەبۇ ھەنىيفە رەھمەتۇللاھى ئەلەيھى قازا قىلسىلا بولىدۇ، كەفارەت بېرىشى كېرەك ئەمەس دەپ قارىغان، كۆپچىلىك ئالىملار ئۇنتۇپ قېلىپ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن بولسا قازاسىنى قىلىشى كەفارەت بېرىشى كېرەك ئەمەس دەپ قارىغان، يەنە بىر قىسىم ئالىملار قازا بىلەن كەفارەت ۋاجىب بولىدۇ دەپ قارىغان. بۇ قاراشلارنىڭ قايسىسىغا ئەمەل قىلسا بولىدۇ.

8) جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىۋاتقاندا ئەزان چىقىپ ياكى تاڭ ئېتىپ قالسا دەرھال مۇناسىۋەتنى توختۇتۇش كېرەك. بولمىسا كۈندۈزدە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن ھېسابقا كىرىدۇ-دە قازا بىلەن كەفارەت ۋاجىب بولىدۇ.

## 622. سۇئال: كەفارەتنىڭ مىقدارى

ئۈستىگە كەفارەت بېرىش لازىم بولغان ئادەم كەفارەت ئۈچۈن  مەيلى ئەر بولسۇن مەيلى ئايال بولسۇن مەيلى كىچىك بولسۇن مەيلى چوڭ بولسۇن، مۇسۇلمان بولمىسىمۇ بىر قولنى ئازات قىلسىلا كەفارەت ئادا بولغان بولىدۇ.  ئەگەر ئۇ ئادەم قول ئازات قىلالمىسا، ئىچىدە روزا ھېيت ۋە قۇربان ھېيت كۈنلىرى يوق ئايلاردا ئۈزۈلدۈرمەي ئارقىمۇ  ئارقا ئىككى ئاي روزا تۇتىدۇ. ئەگەر روزا تۇتۇشنى، ئاينى ھېجرىيە ئېيى بويىچە ھېسابلاپ بىر ھېجرىيە ئېيىنىڭ بېشىدا باشلىغان بولسا، روزىنى تۇتۇشنى تاكى ئىككىنچى ئاي چىقىپ كېتىپ بولغىچە داۋام قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ ئىككى ئاي كۈن ھېسابىدا 58 كۈن بولسىمۇ ئۇ ئادەمنىڭ تۇتقان روزىسى توغرا بولغان بولىدۇ. ئەگەر روزا تۇتۇشنى ئاينىڭ بېشىدىن باشلىمىغان بولسا، تولۇق 60 كۈن روزا تۇتىدۇ. ئەگەر مۇشۇ مۇددەت ئىچىدە مەيلى بىرەر سەۋەب بىلەن بولسۇن مەيلى سەۋەبسىز بولسۇن بىرەر كۈن روزا تۇتمىغان بولسا، روزىنى بېشىدىن باشلاپ قايتا تۇتىدۇ. ئەمما ئايال كىشى بۇ مۇددەت ئىچىدە ھەيز كېلىپ قالغانلىق سەۋەبى بىلەن روزا تۇتالمىغان بولسا، ھەيزى توختىغان ھامان روزا تۇتۇشنى داۋاملاشتۇرىشى لازىم. ئەگەر ھەيزى توختىغان ھامانلا روزا تۇتۇشنى داۋاملاشتۇرمىغان بولسا، روزىنى بېشىدىن باشلاپ قايتا تۇتىدۇ.

كېسەل ياكى بەك ياشىنىپ قالغانلىقىنىڭ سەۋەبى بىلەن 60 كۈن روزا تۇتۇشقا قادىر بولالمىغان ئادەم 60 مىسكىنگە تويغۇدەك قىلىپ ئىككى ۋاخ تاماق بېرىدۇ، ياكى ھەر بىر ۋاخ تاماقنىڭ ئورنىغا ئىككى كىلو 250 گىرام بۇغداي ياكى شۇ بۇغداينىڭ پۇلىنى بېرىدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن باشقا بىر ئىش بىلەن مەسىلەن: بىر نەرسە يېيىش بىلەن رامىزان روزىسىنى بىر نەچچە كۈن بۇزىۋاتقان ۋە ئۇ كۈنلەر ئىككى يىل ئىچىدىكى رامىزان ئايلىرىدىن بولغان بولسىمۇ ئىلگىرى بىر قېتىم كەفارەت بەرمىگەن بولسا، ئۇ كۈنلەرنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن  بىر قېتىملا كەفارەت بەرسە بولىدۇ. ئەگەر ئىككى كۈنلۈك روزىنى بۇزۇۋېتىش جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ئارقىلىق بولغان بولسا، ھەر بىر كۈن ئۈچۈن  بىر قېتىم كەفارەت بېرىش لازىم. چۈنكى روزا تۇتۇۋېتىپ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش، روزىغا قارىتا قىلىنغان ئەڭ ئېغىر جىنايەتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن  بىر قېتىم كەفارەت بېرىش لازىم.

### 623. سوئال: روزا تۇتقان كىشى ئۈچۈن مۇستەھەب بولىدىغان ئىشلار

مۇستەھەب- پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئورۇنلىغان ئەمەللەر دېمەكتۇر. مۇستەھەب ئەمەللىرىنى ئورۇنلىغان كىشى سۈننەت ئەمەللىرىنى ئورۇنلىغانىنىڭ ساۋابىنى تاپىدۇ. مۇستەھەب- تەكىتسىز سۈننەت دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

1- سۇھۇر. سۇھۇر- تاڭ ئاقىرىشتىن بۇرۇن يېيىش، ئىچىش دېمەكتۇر. سۇھۇرلۇق يېيىشنىڭ مۇستەھەب ئىكەنلىكى ۋە سۇھۇرلۇق يېيىشنى تەرك ئەتكەنگە گۇناھ بولمايدىغانلىقى ھەققىدە ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ ھەممىسى ئىتتىپاقتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سوھۇرلۇق يەڭلار، شۈبھىسىزكى، سوھۇرلۇقتا بەرىكەت بار. (بۇخارى: 1923) سۇھۇرلۇقتىن ئېغىزنى يېپىشنى تاڭ ئاقىرىشقا ئازراق قالغان ۋاقىتقىچىلىك كېچىكتۈرۈش سۈننەتتۇر.

2- ئىپتارغا ئالدىراش . روزىدار كىشىنىڭ قۇياش پېتىشى بىلەن تەڭ كېچىكمەستىن ئىپتار قىلىشى مۇستەھەبتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كەچ كىرسە، قۇياش پاتسا، روزىدار ئادەم ئىپتار قىلسا بولىدۇ. (مۇسلىم: 1100)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىشىلەر ئىپتارنى كېچىكتۈرمەي قىلسىلا، ھەمىشە ياخشىلىق ئۈستىدە بولىدۇ. (بۇخارى: 1957)

ئىپتارنى كۈن پېتىشى ھامان قىلىشنىڭ ئەۋزەل بولۇشىدىكى ھېكمەت: روزا تۇتقان كىشىنىڭ زىيادە ماغدۇرسىزلانماسلىقى ۋە ئىپتارنىڭ يەھۇدى، خىرىستىئانلارنىڭ ئىپتار قىلىش ئادەتلىرىگە ئوخشاپ قالماسلىقى ئۈچۈندۇر. چۈنكى ئۇلار روزا تۇتسا ئىپتارنى كۆكتە يۇلتۇزلار كۆرۈنگەنگە قەدەر كېچىكتۈرىدۇ.

3- ئىپتارنى خورما بىلەن قىلىش. سابىت بۇنانى ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ناماز ئوقۇشتىن ئىلگىرى بىر قانچە ھۆل خورما بىلەن ئىپتار قىلاتتى. ئەگەر ھۆل خورما بولمىسا، قۇرۇق خورما بىلەن ئىپتار قىلاتتى. ئەگەر ئۇمۇ بولمىسا، بىر قانچە يۇتۇم سۇ بىلەن ئىپتار قىلاتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2356)

4- ئىپتارنى ناماز شامنى ئوقۇشتىن بۇرۇن قىلىش ياخشىدۇر. شام نامىزىنى ئوقۇلۇپ بولغاندىن كېيىن، غىزالىنىش كېرەك. ئەگەر قورساق قاتتىق ئاچقان بولسا ياكى تاماق ھازىر بولۇپ قالغان بولسا، ئاۋۋال غىزالىنىپ بولۇپ، ئاندىن نامازغا تۇرۇش ئەۋزەلدۇر. چۈنكى قورساقنى تويغۇزۇپ، كۆڭۈلنى ئارام تاپقۇزۇپ، ئاندىن ناماز ئوقۇمىغاندا ، كۆڭۈل غىزا بىلەن مەشغۇل بولۇپ قىلىپ، نامازدىكى دىققەتكە نوقسان يېتىشى ئېھتىمال.

5- ئىپتار ۋاقتىدا دۇئا قىلىش. ئىپتار ۋاقتىدا قىلىنغان دۇئا رەت قىلىنمايدۇ، بەلكى ئىجابەت قىلىنىدۇ. مانا بۇ، ئاللاھ تائالانىڭ روزا تۇتقان بەندىلىرىگە ئاتا قىلغان كاتتا ئىنئاملىرىدىندۇر.

6- روزا تۇتقۇچىلارنى ئىپتار قىلدۇرۇش. روزا تۇتقان كىشىلەرنى ئىپتار قىلدۇرۇش ۋە ئىپتار قىلغۇچىلارنىڭ ئۆيى ئىگىسىگە دۇئا قىلىشى مۇستەھەبتۇر. ئاللاھ تائالا روزا تۇتقۇچىغا ۋە ئىپتار قىلدۇرغۇچىغا كاتتا ئەجىر، ساۋاب بېرىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى روزىدارنى ئىپتار قىلدۇرسا، ئۇ كىشىگە شۇ روزىدارغا بېرىلگەن ساۋابقا ئوخشاش ساۋاب بېرىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇ روزىدارنىڭ ساۋابىدىن ھېچ نېمە كېمىيىپ كەتمەيدۇ.

(تىرمىزى807)

### 624. سوئال: ئىپتار قىلغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا

1-{ ذَهَبَ الظَّمَأُ وَابْتَلَّتِ الْعُرُوقُ وَثَبَتَ ٱلاَجْرُ إنْ شَاءَ اللّٰهُ }. « ئۇسسۇزلۇق كەتتى، تومۇرلار سۇغىرىلدى. ئاللاھ خالىسا ساۋاب پۈتۈلدى» [ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى].

2-{ اَللّٰهُمَّ إِنِّي أَسْأَلُكَ بِرَحْمَتِكَ الَّتِي وَسِعَتْ كُلَّ شَيْءٍ أَنْ تَغْفِرَ لِي }. « ئى ئاللاھ! سېنىڭ ھەممىگە كەڭ بولغان چەكسىز رەھمىتىڭگە سېغىنىپ مېنى مەغپىرەت قىلىشىڭنى تىلەيمەن» [ئىبنى ماجە رىۋايىتى].

### 625. سوئال: ئايلىق ئادىتى ئىچىدىكى ۋە تۇغۇتلۇق ئاياللار ھەققىدە

ئايلىق ئادىتى ئىچىدىكى ۋە تۇغۇتلۇق ئاياللارنىڭ ناماز ئوقۇشى، قۇرئان كەرىم تىلاۋەت قىلىشى، قۇرئان كەرىمنى تۇتۇشى ۋە كەبىنى تاۋاپ قىلىشى جائىز بولمىغاندەك، ئۇلارنىڭ روزا تۇتۇشلىرىمۇ جائىز ئەمەستۇر. ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ ھەممىسى، ئايلىق ئادىتى ئىچىدىكى ۋە تۇغۇتلۇق ئايالارنىڭ روزا تۇتۇشىنىڭ قەتئى توغرا ئەمەسلىكىنى، ئەگەر ئۇلار روزا تۇتقان تەقدىردىمۇ، ئۇلارنىڭ بۇھالەتتە تۇتقان روزىسىنىڭ بىكار بولىدىغانلىقىنى ۋە ئۇلارنىڭ ھەيز ۋە نەپاسلىق ۋاقىتلىرىدا تۇتالمىغان پەرز روزىلىرىنى پاك بولغان باشقا ۋاقىتلاردا تۇتۇشىنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى قارار قىلىدۇ.

### 626. سوئال: كىچىك باللارنىڭ روزا تۇتۇشى توغرىسىدا

كىچىك باللارغا گەرچە روزا پەرز بولمىغان بولسىمۇ، ئۇلارنى كىچىكىدىن باشلاپ ئىبادەتلەرگە ئادەتلەندۇرۇش ئۈچۈن ئۇلارنى روزا تۇتقۇزۇش ياخشى ئىشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىچىك باللارنى كىچىكىدىن باشلاپ ئىسلام شەرىئىتىدە بۇيرۇلغان ئەمەللەرنى ئورۇنلاشقا كۆندۈرۈشكە ئەمىر قىلغان. بۇ ئۇلارنىڭ، ئۇلار بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىنمۇ، ئەمەل- ئىبادەتلەرنى قىزغىنلىق بىلەن ئادا قىلىدىغان، شەرىئەتنىڭ تەكلىپلىرىنىڭ ھېچبىرىنى ئېغىر كۆرمەيدىغان بولۇپ تەربىيىلىنىپ چىقىشى ئۈچۈن ئىدى.

### 627. سوئال: كېسەل كىشىلەر ھەققىدە

ئىسلام دىنى شەرىئىتى كېسەل، مۇساپىر (يەنى يول ئۈستىدە بولغان) كىشىلەر ئۈچۈن رامىزان كۈنلىرىدە روزا تۇتماسلىقنى رۇخسەت قىلغان. كېسەللەر شىپا تاپقاندىن، مۇساپىرلار يۇرتىغا قايتقاندىن كېيىن، رامىزاندا تۇتمىغان روزىلىرىنىڭ قازاسىنى تۇتىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا، رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن، كىمكى كېسەل ياكى مۇساپىر بولۇپ، (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن » (بەقەر سۈرىسى 185- ئايەت).

ھەرقانداق كېسەل كىشىنىڭ بۇ كېسەللىكنى باھانە قىلىپ روزا تۇتماسلىققا رۇخسەت يوقتۇر. كېسەل ئادەتتە ئېغىر كېسەللەردىن بولۇشى ۋە بۇھالەتتىكى كېسەل كىشى ئەگەر روزا تۇتسا، ئۇنىڭ كېسىلىنىڭ تېخىمۇ ئېغىرلىشىپ كېتىدىغانلىقى ياكى ساقىيىشىنىڭ كېچىكىپ كېتىدىغانلىقى دوختۇرلارنىڭ ئىپادىسى ياكى تەجرىبىلەرنىڭ يەكۈنلىرى ئارقىلىق ئېنىق بىلىنگەن بولسا، بۇنداق كىشىنىڭ روزا تۇتماسلىققا رۇخسەتتۇر. ئەمما ئادەتتىكى باش ئاغرىقى، چىش ئاغرىقى ۋە رېۋماتىزىمغا ئوخشىغان يېنىك ئاغرىقلار روزا تۇتماسلىققا ئۆزرە بولالمايدۇ. بۇنداق ئاغرىغان

كىشىلەر روزا تۇتۇشتىن باش تارتالمايدۇ. شۇنىڭدەك روزا تۇتسا ئۇنىڭغا بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان، ياكى كېچە- كۈندۈز دورا ئىچىپ تۇرۇشقا تەۋسىيە قىلىنغانلىقتىن، كۈندۈزى دورا ئىچمىسە كېسىلىنىڭ تېخىمۇ ئېغىرلىشىپ كېتىشى ياكى شىپا تېپىشىنىڭ كېچىكىپ كېتىشى ئېنىق بولغان كېسەللەرنىڭ روزا تۇتماسلىقىغا رۇخسەتتۇر. چۈنكى ئىسلام دىنى ئاسانلىق ئۇستىگە قۇرۇلغان بىردىندۇر. شۇڭا دىندا قىيىنچىلىقلارغا كىشىلەرنى زورلاش يوقتۇر. ئەمەل - ئىبادەتلەردە كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتلىرى ئالاھىدە كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

**628. سۇئال: مۇساپىرنىڭ روزىسى ھەققىدە**

مۇساپىرلارنىڭ رامىزان ئېيىدا روزا تۇتماسلىقى ئۈچۈن سەپەرنىڭ، ئادەتتە نامازنى قەسىر قىلىشقا ئۇيغۇن بولغان سەپەر بولۇشى شەرتتۇر. ئۇبولسىمۇ ئەڭ ئاز 90 كىلو مېتىر مۇساپىلىك يولغا سەپەر قىلىشىدۇر. ئەگەر سەپەر 90 كىلو مېتىردىن قىسقا مۇساپىلىك بولسا بۇنداق كىشىنىڭ روزا تۇتۇشى بەلگىلىنىدۇ. چۈنكى قىسقا مۇساپىلىك سەپەردە قىيىنچىلىق بولمايدۇ. مۇساپىرنىڭ روزا تۇتماسلىقىغا رۇخسەت قىلىنىشىنىڭ سەۋەبىمۇ يولدىكى ئاز - تولا قىيىنچىلىقلارنىڭ يۈزىسىدىن بولسا كېرەك.

سەپەر مەيلى رامىزان ئېيىدىن بۇرۇن باشلانغان بولسۇن، مەيلى رامىزان ئىچىدە باشلانغان بولسۇن ھەر ھالەتتە، رامىزان كۈنلىرىدە سەپەردە بولغان كىشىنىڭ روزا تۇتماسلىقىغا رۇخسەت باردۇر. ئەگەر كىشى مۇقىم ھالىتىدە رامىزان روزىسىنى تۇتۇپ، شۇكۈنى سەپەرگە چىقىدىغان بولۇپ قالسا، ئۇنىڭ سەپەرگە چىققانلىقى سەۋەبى بىلەن روزىسىنى بۇزۇشى ھەنەپىي ۋە مالىكى مەزھەبلىرىگە كۆرە، توغرا ئەمەستۇر. بۇنداق قىلغان كىشى گۇناھكار بولىدۇ. شاپىئىي ۋە ھەنبەلى مەزھەبلىرىگە كۆرە، جائىزدۇر. ئۇنىڭغا پەقەت قازالا لازىم كېلىدۇ. ئەمما پۈتۈن مەزھەبلەردە بىردەك ئىتتىپاقلا كەلگەن مەسىلە: مۇقىم ھالىتىدە روزا تۇتۇپ، شۇكۈنى سەپەرگە چىققان كىشى سەپەردە بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان قىيىنچىلىقلارغا دۇچ كەلگەن بولسا، مۇنداق كىشىنىڭ روزىسىنى بۇزۇشى جائىزدۇر. كېيىن ئۇنىڭ قازاسىنى تۇتىدۇ.

بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىرگە سەپەردە ئىدۇق، ئارىمىزدا روزا تۇتقانلارمۇ، تۇتمىغانلارمۇ بار ئىدى. ھاۋا قاتتىق ئىسسىق بىر كۈنى بىر مەنزىلگە چۈشتۇق، كىيىم - كېچەكلىرى كۆپ بولغانلار ئۇبدان سايىدىدى، بەزىلەر قولىنى دالدا قىلاتتى، روزا تۇتقانلار بەرداشلىق بېرەلمەي يەردە ياتاتتى، روزا تۇتمىغانلار چېدىر تىكلەپ، ئۇلاغلارنى سۇغاردى. بۇنى كۆرگەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۈگۈن روزا تۇتمىغانلار ساۋابقا ئېرىشتى دېدى. (مۇسلىم: 1119)

**629. سۇئال: مۇساپىر ئۈچۈن روزا تۇتۇش ئەۋزەلمۇ ياكى تۇتماسلىقمۇ؟**

پۈتۈن ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى مۇساپىر كىشىنىڭ روزا تۇتماسلىقىنىڭ جائىز (يەنى دۇرۇس) ئىكەنلىكى ۋە ئەگەر روزا تۇتسا تۇتقان روزىسىنىڭ قوبۇل بولىدىغانلىقىدا ئىتتىپاقتۇر.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: ھەمزە ئىبنى ئەمر ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بەك كۆپ روزا تۇتىدىغان كىشى ئىدى، ئۇ شۇ سەۋەپتىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: سەپەردە روزا تۇتسام بولامدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: خالىساڭ تۇت، خالىساڭ تۇتما، دېدى. (بۇخارى: 1943)

ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرى « مۇساپىر ئۈچۈن روزا تۇتۇش ئەۋزەلمۇ ياكى تۇتماسلىقمۇ؟ »

دېگەن مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپلاشقان. ھەنەپىي، شاپىئىي ۋەمالىكى مەزھەبلىرىگە كۆرە، روزا تۇتسا ئۇنىڭغا بەرداشلىق بېرەلەيدىغان كىشىلەرنىڭ روزا تۇتقىنى تۇتمىغىنىدىن ئەۋزەل، بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان كىشىلەرنىڭ تۇتمىغىنى تۇتقىنىدىن ئەۋزەلدۇر. چۈنكى رامىزاندا روزا تۇتۇش ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرى، سەپەر سەۋەبى بىلەن روزا تۇتماسلىق ئۇنىڭ رۇخسىتىدۇر. شۇڭا رۇخسەتكە ئەمەل قىلغاندىن كۆرە، ئەمرگە ئەمەل قىلىش ئەۋزەلدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە، مۇساپىرلارنىڭ روزا تۇتماسلىقىغا رۇخسەت قىلغان ئايەتنىڭ ئاخىرىدا: « ئەگەر بىلسەڭلار روزا تۇتۇش سىلەر ئۈچۈن(ئېغىز ئوچۇق يۈرۈشتىن)ياخشىدۇر» دەيدۇ. (بەقەرسۈرىسى 184ـ ئايەت). ئەمما ھەنبەلى مەزھىبىگە كۆرە، مۇساپىرنىڭ روزا تۇتمىغىنى تۇتقىنىدىن ئەۋزەلدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالا ئۆزىنىڭ ئەمرـ پەرمانلىرىنىڭ ئىجرا قىلىنىشىنى ياقتۇرغاندەك، رۇخسەتلىرىنىڭمۇ ئىجرا قىلىنىشىنى ياقتۇرىدۇ. مۇساپىرنىڭ روزا تۇتماسلىقى ئاللاھ تائالانىڭ رۇخسىتىدۇر. يۇقىرىقىلار چىققان سەپىرىدە ئارتۇق قىيىنچىلىق ياكى بەرداشلىق بېرەلمەيدىغان دەرىجىدە مۇشەققەت كۆرمەيدىغان مۇساپىرلارغا خاس ھۆكۈملەردۇر. ئەمما روزا تۇتسا ئېغىر قىيىنچىلىققا دۇچ كېلىدىغان مۇساپىرلارنىڭ تۇتمىغىنى تۇتقىنىدىن ئەۋزەللىكىدە ئىختىلاپ يوقتۇر، ئەلۋەتتە. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە كېيىنكى ساھابىلارنىڭ دەۋرلىرىدە، مۇسۇلمانلارنىڭ رامىزاندا سەپەرگە چىققانلاردىن بەزىسى روزا تۇتاتتى، بەزىسى تۇتمايتتى. تۇتقانلا تۇتمىغانلارنى ياكى تۇتمىغانلار تۇتقانلارنى ئەيىپلىمەيتتى. ئەمما مۇساپىر كىشىنىڭ نەپلى روزا تۇتۇشى جائىز ئەمەستۇر. شەرىئەت تەبىرى بىلەن مەكرۇھتۇر.

## 630. سۇئال: ھامىلدار، بالا ئېمىتىدىغان ئاياللارۋە ياشىنىپ قالغان كىشىلەر ھەققىدە

ئىسلام شەرىئىتى ھامىلدار(يەنى ئېغىر ئاياق) ۋە بالا ئېمىتىدىغان ئاياللار ئەگەر روزا تۇتسا، ئۆزلىرىنىڭ ياكى بۇۋاقلىرىنىڭ ساقلىقىغا زىيانلىق بولۇشىدىن قورقسا، ئۇلارنىڭ روزا تۇتماسلىقىغا رۇخسەت قىلىدۇ. شۇنىڭدەك ياشىنىپ قالغان ئەر ۋە ئايال كىشىلەرنىڭمۇ روزا تۇتماي، رامىزاننىڭ ھەر بىر كۈنى ئۈچۈن بىر پېقىر تويغۇدەك مىقداردا فىديە (ماددىي بەدەل) بېرىشىگە رۇخسەت قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «روزىنى (قېرىلىق ياكى ئاجىزلىق تۈپەيلىدىن مۇشەققەت بىلەن) ئاران تۇتىدىغان كىشىلەر تۇتمىسا، (كۈنلۈكى ئۈچۈن) بىر پېقىر تويغۇدەك فىديە بېرىشى لازىم. » (بەقەر سۈرىسى 184ـ ئايەت). ئىمام ئەبۇ ھەنىفە مۇنداق دېگەن:« ھامىلدار ۋە بالا ئېمىتىدىغان ئاياللار ئەگەر روزا تۇتمىسا، ئۇلار قازاسىنى كېيىن تۇتىدۇ. فىديە بېرىشى لازىم كەلمەيدۇ» «ئەل ئىختىيار» دىن. ئىبنى قۇدامە مۇنداق دېگەن:« قېرىلىقتىن، ئاجىزلىقتىن ياكى كېسەللىكتىن روزا تۇتمىغان كىشى ئەگەر شىپا تېپىشىدىن ئۈمىتسىز بولسا، تۇتمىغان ھەربىر كۈنى ئۈچۈن بىر مىسكىن تويغۇدەك مىقداردا فىديە تۆلەيدۇ.» («ئەلمۇغنىي» دىن)

## 631. سۇئال: ئۈستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن كىشى ھەققىدە

رامىزان روزىسىنى تۇتۇشـ ھەر بىر مۇسۇلمان ئۇنى ئۆزى تۇتۇشىغا بۇيرۇلغان پەرز ئەيىندۇر. ئۇ جىسمانىي ئىبادەتتۇر. خۇددى بەش ۋاخ ناماز بىرسىنىڭ باشقا بىرسى ئۈچۈن ئوقۇپ قويۇشى بىلەن ئادا تاپمىغاندەك، روزىمۇ باشقا بىرىنىڭ تۇتۇپ قويۇشى بىلەن ئادا تاپمايدۇ. ئىسلام

فىقھەشۇناس ئالىملىرى بۇ مەسىلە ئۈستىدە ئىختىلاپ قىلىشقان. ھەنەپىيى، شافىئىي ۋە مالىكىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، بىراۋ ئۈستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك بولغان روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىرىنىڭ ئۇنىڭ تۇتالمىغان روزىسىنى تۇتۇپ قويۇشى جائىز ئەمەس، پەقەت ئۆلگۈچىنىڭ تۇتالمىغان روزىسىنىڭ ھەر بىر كۈنلىكى ئۈچۈن پىقىرلارغا ئوتتۇرا دەرىجىلىك بىر ۋاخلىق تاماقتىن ھېسابلاپ فىديە بېرىشى ئارقىلىق ئۇنىڭ روزىسىنى ئادا قىلغان بولىدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان مونۇ ھەدىسىدۇر: ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر بىر ئادەم رامىزاندا كېسەل بولۇپ قېلىپ، قازا روزىسىنى تۇتالمايلا ئۆلۈپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ ئۈچۈن قازا روزا تۇتۇلماستىن، (مىسكىنلەرگە) تاماق (پىدىيە) بېرىلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ گەدىنىدە بىرەر نەزىر (يەنى سەدىقە ۋە ئۇندىن باشقا اللەنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ئاتىغان ئىبادەتلەر) قالغان بولسا، ئۇنىڭ قازاسىنى يېقىنلىرى قىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 2401)

ئەمما ھەنبەلى مەزھىبىگە كۆرە، ئۈستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ روزىسىنى، ئۇنىڭ تۇغقانلىرى تۇتۇپ قويسا بولىدۇ. بۇلارنىڭ دەلىلى، ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن رىۋايەت قىلغان مۇنۇ ھەدىستۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى قازا روزىنى ئادا قىلماستىن ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ قازاسىنى يېقىنلىرى قىلىدۇ. (بۇخارى: 1952)

كۆپچىلىك ئالىملار بۇھەدىسنىڭ مەنىسىنى تەۋىل قىلىپ، بۇنىڭ مەنىسى: تۇغقانلىرى ئۇنىڭ تۇتمىغان روزىسى ئۈچۈن مىسكىنلەرگە تائام بېرىش ئارقىلىق ئۇنىڭ ئۈستىدە قالغان روزىنى ئادا قىلىدۇ دېگەنلىكتۇر. چۈنكى ئۇلار مىسكىنلەرگە تائام بەرسە خۇددى ئۇنىڭ ئۈچۈن روزا تۇتۇپ قويغانغا ئوخشاش بولۇپ، ئۆلۈكنىڭ ئۈستىدىكى تۇتالمىغان روزىلىرى ئادا تاپقان بولىدۇ، دەپ قارار قىلىدۇ. بۇ مەسىلىدە يۇقۇرىدىكى مەزھەبلەرنىڭ قارارلىرى ئەڭ كۈچلۈكتۇر. ئۇ بولسىمۇ، ئۈستىدە تۇتۇشقا تېگىشلىك روزىسى قالغان ھالدا ئۆلۈپ كەتكەن كىشى ئۈچۈن تۇغقانلىرى ئۇنىڭ تۇتالمىغان روزىسىنىڭ ھەر بىر كۈنگە بىر مىسكىن تويغۇدەك فىديە بېرىش ئارقىلىق ئۇنىڭ روزىسىنى ئادا قىلىدۇ، دېگەن قاراردۇر. پۈتۈن ئىسلام فىقھەشۇناس ئالىملىرى، كېسەللىك ياكى سەپەردە بولغانلىق سەۋەبتىن تۇتالمىغان روزىسىنىڭ قازاسىنى تۇتۇپ بولغىچىلىك ئۆلۈپ كەتكەن كىشى ئۈچۈن روزا تۇتۇش ياكى فىديە بېرىشمۇ لازىم كەلمەيدۇ، دېگەن قاراردا ئىتتىپاقتۇر.

# تۆتىنچى باپ. روزىنىڭ تۈرلىرى

## 632. سۇئال: روزىنىڭ تۈرلىرى

روزا ئالتە تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلار: پەرز، ۋاجىب، سۈننەت، ھارام، مەكرۇھ ۋە نەپلە روزىلاردۇر.

## 633. سۇئال: پەرز بولغان روزىلار

رامىزان ئېيىنىڭ روزىسى، كاپارەتنىڭ روزىسى ۋە رامىزاندا تۇتالمىغان روزىلارنىڭ قازاسى قاتارلىقلاردۇر. كاپارەتنىڭ روزىسى - رامىزان روزىسىنى قەستەن بۇزغانلىق ياكى قەسەمنى بۇزغانلىق ياكى ھەجگە ئېھرام باغلىغاندا، ئېھرامغا نۇقسان يېتىدىغان خاتالىقلارنى سادىر قىلغانلىق سەۋەبتىن جازا ئورنىدا بەلگىلەنگەن روزىدۇر.

## 634. سۇئال: ۋاجىب روزا

نەپلى ئۈچۈن روزا تۇتۇپ، ئۇنى بۇزۇۋەتكەنلىك ياكى مەلۇم ۋاقىتتا روزا تۇتىمەن دەپ ئاتىۋاتقانلىق سەۋەبى بىلەن ئۈستىگە يۈكلەنگەن روزا بولۇپ، ئۇنى تۇتۇش ۋاجىبتۇر.

## 635. سۇئال: سۈننەت بولغان روزىلار

1) ئەرەفات كۈنىنىڭ روزىسى. ئەرەفات- زۇلھەججىنىڭ 9- كۈنى (يەنى ئەرتە قۇربان ھېيت دېگەن كۈن)، ئەرەفات كۈنى قەدىر كېچىسىدىن قالسا ئىسلام نەزىرىدە ئەڭ ئۇلۇغ كۈندۇر، چۈنكى بۇ كۈن مۇسۇلمانلارنىڭ بىرگە جەم بولۇپ، ھەج پەرزىنى ئادا قىلىدىغان ۋە شۇ ئارقىلىق گۇناھلاردىن پاكلىنىدىغان كۈندۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى بۇكۈندە روزا تۇتۇشقا تەشەببۇس قىلغان. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە تائالادىن ئەرەفات كۈنى روزا تۇتقۇچىنىڭ ئۇندىن بۇرۇنقى بىر يىللىق ۋە كېيىنكى بىر يىللىق گۇناھلىرىنى ئۆچۈرۈۋېتىشىنى ئۈمىد قىلىمەن. (تىرمىزى: 749)

ئەرەفات كۈنىنىڭ روزىسىنى ئەرەفاتتا ھازىر بولمىغانلار يەنى ھاجىلاردىن باشقىلارنىڭ تۇتۇشى تەلەب قىلىنىدۇ. چۈنكى ئەرەفاتتا بولغان كىشى ئۈچۈن بۇ كۈندە روزا تۇتۇش ھەقىقەتەن قىيىن كېلىدۇ. شۇڭا ئۇلاردىن روزا تۇتۇش تەلەب قىلىنمايدۇ. بەلكى تۇتماسلىقى تەلەب قىلىنىدۇ.

ئەرەفات كۈنى بولسا، پۈتۈن ئەھلى ئىسلامنىڭ ئەڭ بۈيۈك بايرام كۈنىدۇر. بۇ كۈن زېمىن ئەھلى بىلەن ئاسمان ئەھلىنىڭ (يەنى پەرىشتىلەرنىڭ) جەم بولىدىغان ۋە ئاللاھ تائالانىڭ رەھمەت ۋە مەغپىرىتىگە ئېرىشىدىغان ئالاھىدە ئۇلۇغ بىر كۈندۇر. شۇڭا بۇكۈندە ئەرەفاتتا ھازىر بولغان كىشىنىڭ پۈتۈن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىپ، خۇددى ئانىدىن تۇغۇلغان ۋاقتىدىكىدەك پاك بولىدۇ. بۇ كۈندە- ئەرەفاتتا بولالمىسىمۇ - روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئىككى يىللىق گۇناھى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ. قۇرئان كەرىم قەدىر كېچىسىدە چۈشۈشكە باشلىغان بولۇپ، ئەرەفات كۈنىدە تاماملانغان. ئەرەفات كۈنى بولسا مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ بۈيۈك بايرام كۈنىدۇر. قۇرئان كەرىم مۇشۇنداق ئىككى بايرامنىڭ بىرلەشكەن كۈنىدە نازىل بولغاچقا، بۇ كۈن بايرام ئۈستىگە بايرام بولغان ئەڭ شەرەپلىك ۋە قىممەتلىك بىر كۈندۇر. بۇ كۈننى قەدىرلەش ھەرقانداق مۇسۇلماننىڭ بۇرچىدۇر.

2) زۇلھەججە ئېيىنىڭ دەسلەپكى توققۇز كۈنىدە روزا تۇتۇشمۇ پەزىلىتى يۇقىرى ئەمەللەر قاتارىغا كىرىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بەزى ئاياللىرى مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم زۇلھەججە ئېيىدا توققۇز كۈن، ئاشۇرا كۈنى ۋە ھەر ئايدا ئۈچ كۈن، يەنى ھەر ئاينىڭ بىرىنچى دۈشەنبىسى ۋە ئىككى پەيشەنبىسى روزا تۇتاتتى. (نەسائى: 2417)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مۇشۇ كۈنلەردە (يەنى زۇلھەججە ئېيىنىڭ ئەۋۋەلقى ئون كۈنىدە) قىلىنغان ئەمەلدىن ئەۋزەل ئەمەل يوق، دېدى. ساھابىلەر: جىھادمۇ شۇنداقمۇ ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: جىھادمۇ شۇنداق. پەقەت جېنىنى، مېلىنى جىھادقا ئاتىغان ۋە ھېچنېمىسى قايتمىغان (يەنى شەھىد بولغان) كىشىلا ئۇنىڭ سىرتىدا، دېدى. (بۇخارى: 969)

3) ئاشۇرا كۈنىنىڭ روزىسى. ئاشۇرا- قەمەرىيە ئايلىرىدىن مۇھەررەم ئاينىڭ 10- كۈنى بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ كۈندە روزا تۇتاتتى ۋە باشقىلارنىمۇ تۇتۇشقا تەشەببۇس قىلاتتى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە تائالادىن ئاشۇرا كۈنى روزا تۇتقۇچىنىڭ ئىلگىرىكى بىر يىللىق گۇناھىنى ئەپۇ قىلىشىنى ئۈمىد قىلىمەن دېدى. (تىرمىزى: 752)

ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولغان كىشىنىڭ بۇكۈنگە ئالدىدىن ياكى كەينىدىن بىرەر كۈننى قوشۇپ تۇتۇشى سۈننەتتۇر. بۇ، ئىسلامىي روزىنى ئەھلى كىتابلارنىڭ روزىسىدىن پەرقلەندۇرۇش ئۈچۈن ئىدى. چۈنكى يەھۇدىلار ئاشۇرا كۈنىدىلا بىر كۈن روزا تۇتىدۇ. مۇسۇلمانلار ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولسا، مۇھەررەمنىڭ 9-10- كۈنلىرى ياكى 10- 11-كۈنلىرى ئىككى كۈن تۇتىدۇ. شۇڭا ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتقان ئادەم مۇسا ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالاملارنىڭ سۈننەتلىرىگە ئەمەل قىلغان بولۇپ، كۆپ ساۋابقا ئېرىشىدۇ.

4) دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرىنىڭ روزىسى. دۈشەنبە كۈنلۈكى بولسا، پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇنياغا كەلگەن كۈنى، بۇ، پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن مۇبارەك كۈندۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالاغا شۈكۈر ئىزھار قىلىش يۈزىسىدىن بۇ كۈندە روزا تۇتۇشنى ئادەت قىلغان ۋە باشقىلارنىمۇ تۇتۇشقا تەشەببۇس قىلغان. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم پەيشەنبە ۋە دۈشەنبە كۈنلىرى روزا تۇتۇشقا بەكمۇ تىرىشاتتى. (نەسائى: 2360)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەمەللەر پەيشەنبە ۋە دۈشەنبە كۈنلىرى اللە تائالاغا كۆتۈرۈلىدۇ. مەن ئەمەللىرىمنىڭ روزىدار ھالىتىمدە كۆتۈرۈلۈشىنى ياخشى كۆرىمەن. (تىرمىزى: 747)

يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن دۈشەنبە كۈنى روزا تۇتۇش توغرۇلۇق سورالغاندى: ئۇ، مەن تۇغۇلغان، پەيغەمبەرلىككە تەيىنلەنگەن ياكى ماڭا قۇرئان چۈشۈرۈلگەن كۈندۇر، دېدى. (مۇسلىم: 1162)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىستە، دۈشەنبە كۈنىدە روزا تۇتۇشنىڭ غايىسىنى ۋە سەۋەبىنى ئوچۇقلاپ، بۇ كۈن ئۆزىنىڭ دۇنياغا كەلگەن ۋە ۋەھىنىڭ باشلانغان كۈنى ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان.

5) ھەر ئايدىن ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش. ھەر ئايدىن ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش سۈننەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلاتتى. بۇ، يىل بويى روزا تۇتقانغا ئوخشاش ساۋاب بولىدىغان ئەمەلدۇر. ئىبنى مىلھان قەيسى دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنى تولۇن ئايلىق كۈنلەردە، يەنى ھەر ئاينىڭ 13، 14 ۋە 15 كۈنلىرى روزا تۇتۇشقا بۇيرۇپ: شۇ كۈنلەردە روزا تۇتۇش يىل بويى روزا تۇتقانغا باراۋەردۇر دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2449) ھەر ئايدىن ئۈچ كۈن نەپلى روزا تۇتقان ئادەمنىڭ يىل بويى ئۈزمەستىن روزا تۇتقانغا ئوخشاش ساۋابقا ئېرىشىدىغانلىقى بىر ھەقىقەتتۇر.

6) شەۋۋال ئايدىن ئالتە كۈن روزا تۇتۇش. شەۋۋال- قەمەرىيە ئايلىرىدىن 10- ئاينىڭ ئىسمى. بۇ، رامىزاندىن كېيىنكى ئاي. بۇئايدا 6 كۈن روزا تۇتۇش سۈننەتتۇر. مەيلى ئارقا- ئارقىدىن ئۇلاپ تۇتسۇن، مەيلى پارچە- پارچە تۇتسۇن، شەۋۋال ئېيى ئىچىدە 6 كۈن روزا تۇتۇش ساۋابلىقتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى رامىزان روزىسىنى تۇتۇپ بولۇپ، ئارقىسىدىن شەۋۋال ئېيىدا ئالتە كۈن روزا تۇتسا، ئۇ، يىل بويى روزا تۇتقاندەك ساۋابقا ئېرىشىدۇ.

(ئەبۇ داۋۇد: 2433)

7) بىر كۈن روزا تۇتۇپ، بىر كۈن ئارا بېرىش. نەپلى روزىلارنى بىر كۈن تۇتۇپ، بىر كۈن ئارا بېرىش سۈننەتتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىنى يىل بويى روزا تۇتۇشتىن مەنئى قىلغان

8) شەبان ئېيىنىڭ روزىسى. رامىزان ئېيىنىڭ روزىسىدىن قالسا ئەڭ پەزىلەتلىك روزا شەبان ئېيىنىڭ روزىسىدۇر. چۈنكى بۇ ئاي بەندىلەرنىڭ بىر يىللىق ئەمەللىرى ئاللاھ تائالاغا كۆرسىتىلىدىغان ئالاھىدە ئەھمىيەتلىك ئايدۇر. ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ قەيس ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم نەپلە روزا ئۈچۈن شەئبان ئېيىنى ئەڭ ياخشى كۆرەتتى ۋە شەئبان ئېيىدا تۇتقان روزىسىنى رامىزان ئېيىغا ئۇلايتتى. (ئەبۇ داۋۇد: 2431)

## 636. سۇئال: ھارام قىلىنغان روزا

ئىسلام شەرىئىتى تۆۋەندىكى كۈنلەردە روزا تۇتۇشنى ھارام (يەنى مەنئى) قىلغان:

1)روزا ھېيتىنىڭ بىرىنچى كۈنى روزا تۇتۇش ھارامدۇر. چۈنكى بۇ كۈن رامىزاننىڭ شاراپىتى بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ مۇسۇلمانلارغا بايرام قىلىپ بەلگىلەپ بەرگەن كۈنىدۇر. بۇ كۈندە ئاللاھ تائالانىڭ بەلگىلەپ بەرگەن زىياپىتىنى قوبۇل قىلىپ، كەڭتاشا يەپ، ئىچىپ ۋە كۆڭۈل ئېچىپ ئاللاھ تائالاغا شۈكۈر ئادا قىلىش لازىم. بۇ كۈندە روزا تۇتقان ئادەم گۇناھكار بولىدۇ.

2) قۇربان ھېيتىنىڭ بىرىنچى كۈنىدىن 4- كۈنىگىچىلىك بولغان ھېيت كۈنلىرىدە روزا تۇتۇش ھارامدۇر. پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى روزا ۋە قۇربان ھېيتلىرىدا روزا تۇتۇشنىڭ جائىز ئەمەسلىكىدە ئىتتىپاقتۇر

## 637. سۇئال: مەكرۇھ بولىدىغان روزا

1) ئاشۇرا كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولغان كىشىنىڭ، ئاشۇرا كۈنىنى يالغۇز تۇتۇشى مەكرۇھتۇر. سۈننەت ئۇنىڭ ئالدىدىن ياكى كەينىدىن بىر كۈننى قوشۇپ تۇتۇشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى ھەدىسى يوقىرىدا ئۆتتى.

2) نەپلى ئۈچۈن روزا تۇتماقچى بولغان كىشىنىڭ جۈمە كۈنىنىلا ئايرىپ بۇ كۈندە روزا تۇتۇشى مەكرۇھتۇر. جۈمە كۈنى مۇسۇلمانلارنىڭ ھەپتىلىك بايرام كۈنى. ئىسلام دىنى يالغۇز بۇ كۈندىلا نەپلى روزا تۇتۇشنى مەنئى قىلغان. سۈننەت شۇكى، جۈمە كۈنىدە روزا تۇتماقچى بولغان كىشى ئۇنىڭ ئالدىدىن ياكى كەينىدىن بىرەر كۈننى قوشۇپ تۇتۇشى لازىم.

3) شەنبە كۈنىنى ئايرىپ روزا تۇتۇش مەكرۇھتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەنبە كۈنلىرى الله پەرز قىلغان روزىدىن باشقا نەپلە روزا تۇتماڭلار. ئەگەر بىرەرسىڭلار يېگۈدەك بىر نەرسە تاپالمىسا، ئۈزۈمنىڭ پوستى ياكى دەرەخنىڭ نوتىسىنى بولسىمۇ چاينىۋەتسۇن (يەنى شۇ ئارقىلىق شەنبە كۈنى نەپلە روزا تۇتمىسۇن). (تىرمىزى: 744)

شەنبە كۈنلۈكتە روزا تۇتۇشنىڭ مەنئى قىلىنىشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، شەنبە كۈنلۈك يەھۇدىلارنىڭ بايرام كۈنىدۇر. مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلار بايرام قىلغان كۈنلەردە بايرام قىلىشى، ئۇلار ئۇلۇغلىغان كۈنلەرنى ئۇلۇغلىشى توغرا ئەمەس. بەلكى بىز ئۇلارغا ھېچبىر ئىشتا ئوخشىماسلىقىمىز بۇيرۇلغان. ئاشۇرا كۈنىدە بىر كۈن روزا تۇتۇشنىڭ مەنئى قىلىنىشىنىڭ ھېكمىتىمۇ بۇ سەۋەبتىن ئىدى.

4) شەك كۈنىدە روزا تۇتۇش مەكرۇھتۇر. پەيغەمبەر ئۇنىڭدىن مەنئى قىلغان. شەك كۈنى-

كىشىلەر ئۈنى شەبان ئېيىنىڭ ئاخىرقى كۈنىمۇ ياكى رامىزاننىڭ بىرىنچى كۈنىمۇ دەپ شەك قىلىپ قالىدىغان كۈن بولۇپ، بۇ كۈندە روزا تۇتۇشنىڭ مەنئى قىلىنىشى كىشىلەرنىڭ رامىزان روزىسىنىڭ سانىنى ئۇزارتىۋالماسلىقى ئۈچۈن ئىدى. ئەگەر دىنىمىز بۇنداق ھوشيارلىق بىلەن ئىش كۆرمىگەن بولسا ئىدى، كىشىلەر شەك كۈنىنى رامىزانغا قوشۇپ، روزىنىڭ سانىنى 30 كۈندىن ئاشۇرۇۋالغان بولار ئىدى. چۈنكى بۇرۇنقى ساماۋىي دىنلارمۇ شۇ سەۋەبتىن ئۆز ئەسلىنى يوقاتقان. بىز ئاي كۆرسەك روزا تۇتۇشقا، ئەگەر ئاي كۆرمىسەك روزا تۇتماسلىققا بۇيرۇلدۇق.

5) ئىپتارسىز ئۇلاپ روزا تۇتۇش مەكرۇھتۇر. ئەگەر بۇ ئىش روزا تۇتقۇچىنىڭ تەن ساقلىقىغا زىيان يەتكۈزسە ھارامدۇر. ئۇلاپ روزا تۇتۇش ـ روزا تۇتۇپ ئىپتار بولغاندىمۇ ـ ئېغىز ئاچماستىن ياكى سوھۇرلۇق يېمەستىن ئەتىسى ئاخشامغىچە روزىسىنى داۋام قىلدۇرۇش دېمەكتۇر. بۇنداق قىلىش تەن ساقلىقىغا زىيانلىق بولۇشتىن ئاۋۋال دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىسىگە خىلاپتۇر. چۈنكى ئىسلام دىنى ئاسانلىقنى تەرغىب قىلىدۇ. ئۆزىنى بىھۇدە قىينىغانلىق ئىبادەتكە ياتمايدۇ. بەلكى ئىبادەت دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە رىئايە قىلىش بىلەن قىلىنىدۇ. پەيغەمبەرلەر ئۇلاپ روزا تۇتاتتى. چۈنكى ئۇلار تاقەت قىلالايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزى ئۇلاپ روزا تۇتقان ۋاقىتلىرىدا ساھابىلارنىڭ بۇنداق قىلىشنى مەنئى قىلاتتى.

### 638. سۇئال: نەپلىي روزىلار

نەپلىي( ئىختىيارىي) روزىلارنى تۇتۇشنىڭ بەلگىلىك ۋاقىتلىرى يوقتۇر. روزا تۇتۇش ھارام ۋە مەكرۇھ بولغان كۈنلەرنىڭ سىرتىدا، يىلنىڭ قايسى بىر كۈنلىرىدە نەپلى روزىسىنى تۇتۇش جائىزدۇر. نەپلى ئىبادەتلەر ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىش ۋە بۇ ئارقىلىق ئۇنىڭ رەھمىتىدىن بەھرىمەن بولۇش مەقسىتىدە قىلىنىدىغان ئىختىيارىي ئىبادەتتۇر. نەپلى ئىبادەتلەرنىڭ ساۋابى كۆپتۇر.

## بەشىنچى باب. رامىزاندىكى پەزىلەتلىك ۋاقىتلار ھەم ئەمەللەر

### 639. سۇئال: رامىزان ئېيى ئىبادەت ۋە قۇرئان تىلاۋەت قىلىش ئېيىدۇر

مۇسۇلمان كىشى رامىزان ئېيىنى قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ئىبادەتلەرنى ئەڭ ياخشى شەكىلدە ئورۇنلاش ۋە دىنى بىلىملەرنى كۆپلەپ ئۆگىنىش ئۈچۈن، ئۆزلىرىگە بىر دىنى مەدرىسە ھېسابلىشى لازىم. چۈنكى رامىزان ئېيى قۇرئان كەرىم نازىل بولۇشقا باشلىغان ۋە مىڭ ئايدىن ياخشى بولغان قەدىر كېچىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ئاي بولغانلىقتىن، بۇ ئاي ئىبادەتكە بېرىلىش، قۇرئان كەرىم تىلاۋەت قىلىش ۋە ھەرتۈرلۈك دىنى بىلىملەرنى تەھسىل قىلىش ئېيىدۇر. بۇ ئايدا قىلىغان ياخشىلىقلارغا نەچچە ھەسسە ئارتۇق ساۋاب بېرىلىدۇ. چۈنكى رامىزان ئېيى ئىچىدىكى قەدىر كېچىسى ساۋابتا ۋە پەزىلەتتە مىڭ ئايدىن ياخشى بولغان ئىكەن، بۇ ئايدا قىلىنغان بىر ياخشىلىقنىڭ مىڭ ھەسسە بولۇپ يېزىلىشى تەبئىييدۇر.

قۇرئان كەرىم ئوقۇش، ئىبادەتلەرنى ۋاقتىدا ئورۇنلاش ۋە دىنىي بىلىملەرنى ئۆگىنىش ھەممە ۋاقىتتا تەلەب قىلىنىدىغان مۇھىم ئەمەللەردۇر. ئەمما رامىزان ئېيىدا بۇ ئەمەللەرنى تېخىمۇ كۆپ، تېخىمۇ تولۇق ئورۇنلاش ئالاھىدە جىددىي تەلەب قىلىنىدۇ. چۈنكى رامىزان ئېيى ئاخىرەتلىك ئۈچۈن مول ھوسۇلنىڭ پەيتىدۇر. خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەپسۇسلىنىش بىلەن

ئېيتقاندەك، مۇشۇنداق بىر ئۇلۇغ ئاينى غەنىمەت بىلىپ، ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىنى ئىزدىمىگەن، نەتىجىدە ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالغان كىشىدىنمۇ بەختسىزرەك بىرسى يوقتۇر!

### 640. سۇئال: رامىزان ئېيىدا جىبرىلنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تەلىم بېرىشى

ھەر رامىزان ئېيىدا جىبرىل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تەلىم بېرەتتى ۋە قۇرئان كەرىمنى ئۇنىڭغا ئوقۇتۇپ باشتىن ئاخىر بىر قېتىم تىڭشايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن ئالدىنقى رامىزاندا جىبرىل ئۇنىڭغا قۇرئان كەرىمنى ئىككى قېتىم ئوقۇتۇپ تىڭشىغان.

### 641. سۇئال: رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە ئىبادەت قىلىشنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشقا كۈنلەرگە نىسبەتەن، رامىزان ئايلىرىدا ئىبادەتكە قاتتىق بېرىلەتتى ۋە باشقىلارنىمۇ شۇنداق قىلىشقا تەشەببۇس قىلاتتى. خۇسۇسەن رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئىبادەتكە قاتتىق بېرىلىشكە ۋە قەدىر كېچىسىنى تېپىشقا بۇيرۇيتتى. ئۆزىمۇ بۇ كۈنلەردە ئىبادەت ئۈچۈن ئۆزىنى ئۇنۇتاتتى.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونى كىرسە، كېچىچە ئىبادەت قىلاتتى، ئائىلىسىنى (تەھەججۇد ئۈچۈن) ئويغىتاتتى ۋە ناھايىتى جىددى قارايتتى ھەم ئىشتان بېغىنى چىڭ باغلايتتى (يەنى ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلمايتتى). (مۇسلىم: 1174)

### 642. سۇئال: قەدىر كېچىسىنىڭ پەزىلەتلىرى

ئاللاھ تائالا قەدىر كېچىسىنى ئۇلۇغ قىلىپ، ئۇنى رامىزاننىڭ باشقا كېچىلىرىدىن ئالاھىدە شەرەپلىك ۋە خەيرلىك قىلىپ بەلگىلىدى. چۈنكى بۇ كېچە قۇرئان كەرىمنىڭ نۇرى تۇنجى قېتىم يەرشارىدا پارلاشقا باشلىغان بىر كېچە ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ كېچىنىڭ رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدىكى تاق كېچىلەرنىڭ بىرىدە بولىدىغانلىقىدىن خەۋەر بەرگەن ۋە بۇ كېچىنى تېپىش ئۈچۈن رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئونىدا ئۈزلۈكسىز ئىبادەت قىلىشقا تەشەببۇس قىلغان ھەم ئۆزىمۇ شۇنداق قىلغان. چۈنكى بۇ كېچىدە قىلىنغان ئەمەل- ئىبادەتلەر پەزىلەتتە ۋە ساۋابتا مىڭ ئايلىق ئەمەل- ئىبادەتتىن ئارتۇقتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « قەدىر كېچىسى (پەزىلەت ۋە ساۋابتا) مىڭ ئايدىن ئارتۇقتۇر » دەيدۇ (قەدىر سۈرىسى 3- ئايەت). دېمەك، قەدىر كېچىسى مىڭ ئايغا تەڭ بولغان ئىكەن، ئۇ بىر ئىنساننىڭ ئۆمرىدىن 83 يىلغا تەڭ بولغان بولىدۇ. ئەگەر بىر ئىنسان 83 يىل ھەممىشە ئىبادەت بىلەن مەشغۇل بولغان تەقدىردىمۇ، بىرىمىزنىڭ قەدىر كېچىسىنى ئىبادەت بىلەن ئۆتكۈزگىنىمىزنىڭ ساۋابى ئاللاھ تائالانىڭ دەرگاھىدا 83 يىللىق ئىبادەتتىن ئەۋزەلدۇر، ئەلۋەتتە.

شۈبھىسىزكى، قۇرئان كەرىمنىڭ پارلاق نۇرى ئىنسانىيەتنىڭ قەلبلىرىگە نۇر چېچىشقا باشلىغان بۇ كېچە، باشقا ھەرقانداق كېچىلەردىن ئۇلۇغ ۋە شەرەپلىكتۇر. ھېچقانداق كېچە ئۇنىڭغا تەڭ بولالمايدۇ. لېكىن شۇنى ياخشى بىلىش كېرەككى، ھەرقانداق ئۇلۇغ ئاينىڭ، ھەرقانداق ئۇلۇغ كۈن ياكى كېچىنىڭ ۋە ھەرقانداق ئۇلۇغ سائەتنىڭ ئۇلۇغلىقى ۋە ياخشىلىقلىرى، پەقەت ئۇنىڭ ئۇلۇغلىقىنى بىلىپ، ئۇنى قەدىرلەپ، ئۇنىڭدىن پايدىلىنالىغان كىشىلەر ئۈچۈندۇر. ئەمما بۇ كېچىنى قەدىرلىمەي، ئۆزىنىڭ غەپلەت ئۇيقۇسىدا جىمىقىپ قالغان كىشىلەر ئۈچۈن بۇ كېچىنىڭ باشقا كېچىلەردىن ھېچبىر پەرقى يوقتۇر.

## 643. سوئال: قەدىر كېچىسى ئىسلام مىللىتىگە بېرىلگەن ئىمتىيازدۇر

ئىمام خەتتابىي قەدىر كېچىسىنىڭ ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن ئىسلام مىللىتىگە مەخسۇس ئاتا قىلىنغان بىر كاتتا ئىمتىياز ئىكەنلىكىگە پۈتۈن ئىسلام ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بولغانلىقىنى بايان قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا بۇ كېچىنى قۇرئان كەرىم بىلەن شەرەپلەندۈردى. قۇرئان كەرىم بولسا، ئىسلام مىللىتىنىڭ ئەڭ مۆتىۋەر دەستۇرىدۇر.

ئىمام مالىكنىڭ ئېيتىشىچە، ئۇ ئىلىم ئەھلىدىن ئۆزى ئىشىنىدىغان بىر كىشىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىكەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئۆزىدىن ئىلگىرىكى كىشىلەرنىڭ (دۇنيادا ياشىغان) ئۆمۈرلىرى كۆرسىتىلدى (ياكى الله خالىغانلىرى كۆرسىتىلدى). شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆز ئۈممىتىنىڭ ئۆمرىنى قىسقا كۆردى ۋە: بۇرۇنقىلارنىڭ ئۆمرى ئۇزۇن بولغاچقا، ئۇلار (كۆپ ئەمەل قىلىپ) ئېرىشكەن ئەجىرگە مېنىڭ ئۈممىتىم ئېرىشەلمىگۈدەك دەپ قالدى. كۆپ ئۆتمەي، الله تائالا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە مىڭ ئايدىنمۇ ئەۋزەل بولغان قەدىر كېچىسىنى بەردى. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

ئاللاھ تائالا بۇ كېچىنىڭ قايسى كېچىدە ئىكەنلىكىنى بىزگە مەلۇم قىلمىغان. بۇ، كىشىلەر شۇ كېچىنى تېپىش مەقسىتى بىلەن رامىزان كېچىلىرىنىڭ ھەممىسىدە ئىبادەتكە بېرىلسۇن ئۈچۈن ئىدى. شۇنىڭدەك ئاللاھ تائالا جۈمە كۈنىدىكى دۇئا ئىجابەت بولىدىغان سائەتنى ۋە قۇرئان كەرىمدىكى ئۇنى ئوقۇپ نېمە تىلىسە بېرىلىدىغان ئىسمۇلئەزەمنى بىزگە بىلدۈرمىگەن. بۇمۇ كىشىلەرنىڭ دۇئا ئىجابەت بولىدىغان سائەتنى ۋە ئىسمۇلئەزەمنى تېپىش ئۈچۈن ھەرۋاقىت دۇئا قىلسۇن ۋە قۇرئان كەرىم ئوقۇسۇن ئۈچۈن ئىدى. ئەگەر قەدىر كېچىسىنىڭ ۋاقتى، دۇئا ئىجابەت بولىدىغان سائەت ۋە ئىسمۇلئەزەم ئېنىق بىلدۈرۈلگەن بولسا ئىدى، كىشىلەر قەدىر كېچىسىدىلا ئىبادەت قىلىشقا، شۇ سائەتتىلا دۇئا قىلىشقا، ئىسمۇلئەزەمنىلا ئوقۇشقا ئۆگىنىۋېلىپ، باشقىلىرىغا ئەھمىيەت بەرمىگەن بولاتتى.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: رامىزان ئېيى كىرگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سىلەرگە يېتىپ كەلگەن مۇشۇ ئايدا ھەقىقەتەن بىر كېچە بار بولۇپ، ئۇ كېچە مىڭ ئايدىنمۇ ياخشىدۇر. كىمكى شۇ كېچىدىن مەھرۇم قالسا، پۈتۈن ياخشىلىقتىن مەھرۇم قالغان بولىدۇ. ياخشىلىقتىن نېسىۋىسى يوق كىشىلا ئۇنىڭدىن مەھرۇم قالىدۇ دېدى. (ئىبنى ماجە: 1644)

## 644. سوئال: قەدىر كېچىسىنىڭ ۋاقتى

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر تۈركۈم ساھابىلەر چۈشىدە قەدىر كېچىسى رامىزاننىڭ ئاخىرقى يەتتە كۈنىدە ئىكەنلىكىنى كۆردى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سىلەرنىڭ چۈشۈڭلارغا ئاساسەن، قەدىر كېچىسىنى رامىزاننىڭ ئاخىرقى يەتتىسىگە توغرا كېلىدۇ دەپ قارايمەن، كىمكى قەدىر كېچىسىگە يېتىشنى خالىسا، ئۇنى رامىزاننىڭ ئاخىرقى يەتتىسىدە ئىزدىسۇن دېدى. (بۇخارى: 2015)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قەدىر كېچىسى يىگىرمە تۆتىنچى كېچىدە بولىدۇ دېگەن. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما: قەدىر كېچىسىنى يىگىرمە تۆتىنچى كېچىدىن ئىزدەڭلار، دېگەن. (ئەھمەد: 23373، بۇخارى: 2022)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزگە: قەدىر كېچىسى ئەتىگىنى قۇياش نۇرسىز

هالەتتە چىقىدۇ دەپ ئۇقتۇرغان. شۇنىڭ بىلەن، بىز ئۇ كېچىنى ھېسابلاپ، ئىپسىمىزدە ساقلىدۇق. الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ ئۇنىڭ ھەقىقەتەن رامىزاننىڭ ئىچىدە ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇ كېچىنىڭ يىگىرمە يەتتىنچى كېچىسى ئىكەنلىكىنى بىلىدۇ. لېكىن ئۇ سىلەرنىڭ شۇنىڭغىلا يۆلىنىۋېلىپ، ئەمەل ئىبادەتتە سۇسلىشىپ كېتىشىڭلاردىن قورقۇپ، سىلەرگە دەپ بېرىشنى خالىماپتۇ. (تىرمىزى: 793)

ئەبۇ بەكرىنىڭ يېنىدا قەدىر كېچىسى تىلغا ئېلىنغانىدى، ئۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: قەدىر كېچىسىنى ئاخىرقى توققۇزى ياكى ئاخىرقى يەتتىسى ياكى ئاخىرقى بەشى قالغاندا ۋەياكى ئاخىرقى ئۈچى قالغاندا ئىزدەڭلار! دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دېدى. (تىرمىزى: 794)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قەدىر كېچىسى يىگىرمە يەتتىنچى ياكى يىگىرمە توققۇزىنچى كېچىدە بولىدۇ. ئۇ كېچىدە مالائىكىلەر زېمىندا سان ـ ساناقسىز ئاۋۇپ كېتىدۇ. (ئەھمەد: 10356 ؛ بەززار)

## 645. سۇئال: قەدىر كېچىسىنى تېپىش ئۈچۈن ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش

ئىتىكاپنىڭ لۇغەت مەنىسى بىرەر يەردە تۇرۇش، بىر ئىشنى داۋاملاشتۇرۇش دېگەن بولۇپ، شەرىئەتتىكى مەناسى بولسا بىر مەسجىدتە ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر يەردە ئىتىكاپ نىيىتى بىلەن بىر مۇددەت ئولتۇرۇش دىمەكتۇر. ئىتىكاپنىڭ ۋاجىب، سۈننەتى مۇئەككەدە ۋە مۇستەھەب تۈرلىرى بار. دىل بىلەن قىلىنغان ئىتىكاپ ۋاجىب. رامزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈندە كىرىلگەن ئىتىكاپ كۈچلۈك بىر سۈننەت. باشقا ۋاقىتلاردا ئىتىكاپ نىيىتى بىلەن مەسجىدتە قىلىنغان ئىتىكاپ مۇستەھەبدۇر. ئىتىكاپنىڭ ئەڭ قىسقا مۇددىتى ئىمام ئەبۇ يۇسۇفنىڭ قارىشىچە بىركۈن، ئىمام مۇھەممەدنىڭ قارىشىچە بىر سائەتتۇر. پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە كۆچۈپ كەلگەندىن كىيىن ۋاپاتىغىچە ھەر يىلى رامزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنى ئىتىكاپ قىلاتتى.

## 646. سۇئال: ئېتىكاپتا ئولتۇرغان ئادەم قىلىدىغان ئىشلار

ئېتىكاپتا ئولتۇرغان ئادەم ئېتىكاپتا ئولتۇرغان مۇددەت ئىچىدە پۈتۈن ۋاقتىنى پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىشقا ئاجرىتىدۇ. يەنى ئۇ ئېتىكاپتا ئولتۇرغان مۇددەت ئىچىدە ۋاقىتلىرىنى پەرز نامازلارنى كۆتۈش، ئىلىم ئۆگىنىش، ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش ۋە قۇرئان كەرىم ئوقۇش سورۇنلىرىغا قاتنىشىش ۋە كېچىلىرىدە كېچى نامازلىرىنى ئوقۇش بىلەن ئۆتكۈزىدۇ. ئاللاھ تائالائېتىكاپتا ئولتۇرغۇچىغا، ئۇ ئېتىكاپتا ئولتۇرغان مۇددەت ئىچىدە قەدرى كېچىسىنى تېپىشقا نېسىپ قىلىشى مۇمكىن. قەدرى كېچىسى بولسا، ئۇ كېچىدە قىلىنغان ئىبادەتنىڭ ساۋابى ئىچىدە ئۇ كېچە يوق ئايلاردىن مىڭ ئاي قىلغان ئىبادەتنىڭ ساۋابىدىن ئارتۇق بولىدىغان بىر كېچىدۇر.

## 647. سۇئال: ئېتىكاپنىڭ پايدىسى

ئېتىكاپتا ئولتۇرۇشتا يەنە ئىنساننىڭ دىلىنى راھەتلەندۈرىدىغان نۇرغۇنلىغان مەنىۋى پايدىلار بار. چۈنكى ئېتىكاپتا ئولتۇرغۇچى ئېتىكاپتا دىلىنى، نېرۋا تومۇرلىرىنى ۋە مەنىۋىيىتىنى راھەتلەندۈرىدىغان بىر مۇددەتنى ئۆتكۈزىدىغان بولغاچقا، ئىنسان ئېتىكاپتا ئولتۇرغان ۋاقىتدا، دىلى دۇنيانىڭ ئىشلىرىدىن ۋە غەملىرىدىن خالى تۇرىدۇ. كۆڭلى دۇنيانىڭ قىينچىلىقلىرىدىن يىراق بولۇپ راھەت ھېس قىلىپ پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىشقا يۈزلىنىدۇ ۋە ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش بىلەن دىلى ئارام تاپىدۇ. دىللارنىڭ ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش بىلەن

ئارام تاپىدىغانلىقى ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: «(تەۋبە قىلغانلار) ئىمان ئېيتقانلار بولۇپ، ئۇلارنىڭ دىللىرى اللهنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ، بىلىڭلاركى، دىللار اللهنى ياد ئېتىش بىلەن ئارام تاپىدۇ » [سۈرە رەئدى 28- ئايەت]

## 648 . سۇئال: ئېتىكاپنىڭ بۇيرۇلۇشى

ئېتىكاپ قىلىشنى دەسلەپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باشلىغان. ئۇ، ھەر يىلى رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە مەسجىدتە ئۆزى يالغۇز ئولتۇرۇپ ئېتىكاپ قىلاتتى. كېيىن ئۇنىڭ ئاياللىرى، ئاندىن ساھابىلار ئېتىكاپ قىلىشقا باشلىغان. شۇنداق قىلىپ، ئېتىكاپ ئىسلام دىنىدا ئەڭ پەزىلەتلىك ئەمەللەردىن بولۇپ ئورۇن ئالغان. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئېتىكاپنى قوللاپ، قۇۋۋەتلەپ ئۇنىڭ شەرتلىرى توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: «مەسجىدتە ئېتىكاپتا ئولتۇرغان چېغىڭلاردا، (كۈندۈزى بولسۇن، كېچىسى بولسۇن) ئاياللىرىڭلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار»(بەقەر سۈرىسى 187- ئايەت).

ئېتىكاپ ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش مەقسىتى بىلەن، پۈتۈن دۇنيالىق ئىشلاردىن قول ئۈزۈپ، مەسجىدتە ئولتۇرۇپ تۈرلۈك ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاش ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدىغان ئىبادەتتۇر.

# ئالتىنچى باپ. رامىزان توغرىسىدا مۇلاھىزىلىك سۇئال- جاۋاپلار

## 649. سۇئال: نېمە ئۈچۈن روزا تۇتىمىز؟

ئىشلارنى قىلغاندا نېمە ئۈچۈن شۇ ئىشلارنى قىلىدىغانلىقى توغرىلىق سوراش ۋە ئەجەپلىنىش ، ئىنسان تەبىئىتىدە بار ئىشلاردۇر. مۇسۇلمانلار اللهنى رازى قىلىش ئۈچۈن ئەمەل بىجىرىدۇ. ئۇلار پەقەت اللهقا ئىتائەت قىلىش ۋە ئۇنى دىنىغا ئەمەل قىلىش ئارقىلىقلا ئۇنى خۇشال قىلالايدۇ. شۇڭلاشقا، بەزىلەر: "بىز نېمە ئۈچۈن روزا تۇتىمىز؟ "دەپ سوراپ قېلىشى مۇمكىن. بىز ئۇلارغا شۇنداق جاۋاپ بېرىمىز.

1. رامىزان - الله تائالانىڭ بىزنىڭ ئۈستىمىزگە ئورۇنلاشتۇرغان تاپشۇرۇقى ۋە ئېنىق بۇيرۇقى. بىزنىڭ اللهقا بويسۇنۇشتىن ۋە ئۇنى چىن مۇھەببەت بىلەن ياخشى كۆرۈش ۋە ئۇنىڭدىن قورقۇش ئارقىلىق ئۇنى رازى قىلىشتىن باشقا ھېچقانداق تاللاش يولىمىز يوق.

2. رامىزان ئېيى باشقا ئايلارغا قارىغاندا كۈندىلىك ھايات ۋە ئىنسانىيەت ئالاقىلىرىنى باشقىچە رەتلەشكە كۆڭۈل بۆلىدىغان ئالاھىدە بىر ئاي. كىشىلەر رامىزان ئېيىنى"روھ ئېيى "دەپ ئادەتلەندى، بىز ئۇنى روھ ۋە بەدەنگە ئىگە ئىنسان ئېيى دەپ سۈپەتلەيمىز. رامىزان بەدەننىڭ ۋەزىپىلىرىنى رەتكە سالىدۇ، ئۇنىڭدا ئاشقازان مەجبۇرى راھەت تاپىدۇ، شەھۋەت كونترول قىلىنىدۇ، ئۇ ئىككىسى رامىزاندىن باشقا ۋاقىتتا بەدەننىڭ كۆپلىگەن چارچاشلىرىنى پەيدا قىلىدىغان كىرىش ئېغىزىدۇر.

3. ئاللاھ تائالا رامىزاننى يولغا قويىدى، رامىزاندا تاڭ ئاتقاندىن تارتىپ ناماز شام بولغۇچە تاماقتىن چەكلىنىمىز. غىزا شەھۋەتنى كۈچەيتىدۇ ۋە يول ئېچىپ بېرىدۇ، بىز شەھۋەتنى كۈچلەندۈرىدىغان ئېغىزلارنىڭ پەقەت ئېغىز ۋە غىزا ئەمەسلىكىنى چۈشىنىشىمىز لازىم. بەلكى قۇلاق، كۆز، سۆز ۋە خىيالمۇ شەھۋەتنى كۈچەيتىش ئېغىزلىرىدۇر. رامىزاندا شەيتانلار باغلىنىدۇ، قىسقىسى شەھۋەتنىڭ يوللىرى تارىيىدۇ.

4. رامزان ئۆزىنى تۇتۇۋېلىش ۋە قائىدە پرىنسىپقا كۆنۈشنىڭ ئەمەلى مەشقى، رەسۇلۇللاھ رامزان ئېيىدا ئايالىنى سۆيۈپ قوياتتى، كىم ئۆزىگە ئىگە بولالىسا شۇنداق قىلسۇن، ئۇنىڭدىن ئاشۇرۋەتمىسۇن، بولمىسا ئۇنىڭغىمۇ يېقىنلاشمىسۇن! رامزان كۈندۈزىدە ئەر-ئاياللىق مۇناسىۋىتىنى ئۈتكۈزۈشنىڭ جازاسى ئۇچۇن قازا قىلىش ۋە پىدىيە تۆلەش لازىم بولىدۇ، يامان يېرى شۇكى ئۇ ئىش رامزان پەلسەپىسىنىڭ تەڭپۇڭلاشتۇرۇش مەشىق پروگىراممىسىنى بۇزىۋېتىپ قالىدۇ. رامزان كېچىلىرىدە ئەر-ئاياللىق ئالاقىسىدىن چەكلىنىش تەلەپ قىلىنمايدۇ، ئۇ ئاللاھ ھالال قىلغان ئىش. بىر ئىشنى قىلىش ياكى قىلماسلىق ئاللاھنىڭ پەرمانىغا ئاساسەن بولىدۇ. ئىتائەت ئىنساننى بويسۇندۇرۇشى، ئىنسان ئىتائەتكە مۇناسىپ ئىشنى قىلىشى، مۇناسىپ بولمىغىنىنى قىلماسلىقى لازىم. ئىسلام دىنى روھ بىلەن بەدەن ياكى ماددا بىلەن مەنىۋىيەت ئارىسىدا توقۇنۇش بار دەپ قارىمايدۇ، ئىسلام دىنى ھەر ئىككى تەرەپ ئاللاھ تەرىپىدىن يارىتىلغان، بىر بىرىنى تولۇقلايدۇ، تولۇقلاش ئۇ ئىككىسى ئارىسدا تەلەپ قىلىنىۋاتقان ئالاقە. بۇنىڭ ئۆلچىمى:"بەدىنىڭنىڭ ھەققى بار، ئائىلەڭنىڭ ھەققى بار، پەرۋەردىگارىڭنىڭ ھەققى بار، ھەر بىر ھەق ئىگىسىنىڭ ھەققىنى ئۆز ئىگىسگە بەرگىن "رامزان ھەق-ھوقۇقلارنى ئۆز ئىگىسگە تاپشۇرۇش ۋە ئىشلارنى ئۆز ئۆلچىمىگە قايتۇرۇشنىڭ مۇناسىپ پەيتى.. رامزان:سېنىڭ بەدىنىڭ بار، بۇ بەدەنىنىڭ ھوقۇق ۋە تەلەپلىرى بار، شۇنداقلا ئۇ بەدەنىنىڭ مەجبۇرىيەتلىرى ۋە مەسئۇلىيەتلىرى بار دەيدۇ. رامزان بەدەن ۋە ئۇنىڭ رىغبىتى بىلەن چېكىدىن ئاشۇرۋەتمەستىن ياكى كېمەيتىپ قويماستىن مۇئامىلە قىلىش ئۇچۇن پروگىراما بەلگىلەپ بېرىدۇ. ئۇ ئىنساننىڭ شەھۋىتىگە ئىگە بولىشى ئۇچۇن كۆندۈرۈشتۇر.

5. رامزاندا ئىنساننىڭ ئىرادىسى غەلبە قىلىدۇ ۋە ئىشلارنى كونترول قىلىشقا قۇدرىتى ئېشىپ بارىدۇ، ئۇ ئىشەنچىسىنى يوقتىپ قويغانلار ئۇچۇن ئۆزىگە ئىشەنچە پەيدا قىلىش پەيتىدۇر. سۇخەنچىلىك، چېقىمچىلىق، تاماكا ۋە شەھۋەت قاتارلىقلارنى چەكلەپ بويسۇندۇرۇپ ئۇنىڭ خۇمارىغا چىداپ تاقەت قىلىپ ئىرادە يېتىلدۈرىدۇ. بۇلار ھەممىسى بىر بىرى بىلەن بىر تۇتاش نەرسە، رامزان ئۇنىڭ ھەممىسى بىلەن مۇئامىلە قىلىدۇ، كۆڭۈل رىغبەتلىرىگە ئارىلىشىپ ئۇنى رەتكە سالىدۇ، ئىرادىنى كۈچەيتىدۇ، قۇدرەتنى ئاشۇرىدۇ ۋە ئىشەنچىنى قايتۇرۇپ كېلىدۇ. رامزان روھ ئۇچۇن كەڭرى مەيدان ھازىرلاپ بېرىدۇ، رامزان جىنسى ئالاقە ئاملىنى رەتكە سېلىپ تەڭپۇڭلاشتۇرىدۇ ۋە نورماللاشتۇرىدۇ. ئىسلام ئۇممىتى قۇرئان كەرىمنىڭ رەھمىسىدىن مەيدانغا چىقتى، قۇرئان كەرىمنىڭ سۈرىلىرى ۋە ئايەتلىرى بۇ ئۇممەتنى تۇغدى ۋە باشقا مىللەتلەرگە سېلىشتۇرغاندا ئالاھىدە بىرلىك ئۇممىتى قىلىپ يېتىشتۇرۇپ چىقتى. قۇرئان كەرىم ئارقىلىق ئەقىدە بىرلىكى ئۇممەتنى بىرلەشتۈردى. قۇرئان كەرىم شەرىئەت بىرلىكى ئارقىلىق ئۇممەتنى يىلتىزى مەسىلىلەر، پرىنسىپ، قىممەت قاراش، قانۇن پەلسەپىسى، قانۇن روھى ۋە ئۆزگىرىشچان مەسىلىلەردىكى كۆز قاراشنىڭ ئوخشاشماسلىقىنى ئېتىراپ قىلىش تەرەپلىرىدە بىرلەشتۈردى. قۇرئان كەرىم ئۇممەتنىڭ بىرلىكى توغرىلۇق توختىلىپ، ئىسلام ئۇممىتى خەلقلىرى، قەبىلىرى، رەڭگى ۋە تىلى تۈرلۈك بولىشىغا قارىماي بىرلىكنى پەرز قىلدى.

6. قۇرئان كەرىمدە ئىسلام ئۇممىتىنىڭ مەدەنىيىتىنى شەكىللەندۈرگەن ئۆزگەرمەس قىممەت قاراشلار كەڭرى بايان قىلىندى. ئەقىدە، شەرىئەت، ئۇممەت ۋە مەدەنىيەت بىرلىكى ئۇچۇن ئىسلام دىيارلىرى بىرلەشتى. تىلى، قەبىلىسى، ئىرقى ۋە رەڭگى قانداق بولىشىدىن قەتئىي نەزەر ئىسلام

ۋەتىنى نامى بىلەن تونۇلدى. ئىسلام ۋەتىنى بىرلىك ئىچىدە بىر بىرىدىن پەرقلىنىپ تۇرىدۇ.

7. قۇرئان كەرىم رامىزان ئېيىدا چۈشۈشكە باشلىدى، مىلادىيە610-يىلى رامىزان ئېيىنىڭ ئاخىرقى تاق قەدرى كېچىلىرىنىڭ بىرسىدە قۇرئان كەرىمنىڭ نۇرى چاقنىدى: بىز قۇرئاننى ھەقىقەتەن شەبى قەدرىدە نازىل قىلدۇق قەدر سۈرىسى، 1-ئايەت.

8. مۇبارەك قەدر كېچىسى بىلەن شەرەپلىك بۇ ئاي قۇرئان كەرىمنىڭ نۇر چېچىشى بىلەن ئىسلامنىڭ تۈتىنچى مۇھىم ئاساسلىرىنىڭ بىرسى بولغان رامىزان پەرزى بىلەن بىر ۋاقىتقا توغرا كەلدى. رامىزان تۇتۇش پەرزىنى رامىزان ئېيىدا ئادا قىلغانلىق، ئىسلام ئۈممىتىنىڭ بايرىمى بولغان، قۇرئان كەرىمنىڭ چۈشكەنلىگىنى تەبرىكلىگەنلىكتۇر.

9. ئىسلامدا، رەجەب، زۇلقەئدە، زۇلھەججە ۋە مۇھەررەمدىن ئىبارەت تۆت ئاي ئۇرۇش قىلىش ھارام قىلىنغان، تىنچلىق ئايلىرى بولۇپ ئۇرۇش قىلىش توغرا بولمايدۇ. شۇنداقتىمۇ رامىزان ئېيى بۇ تۆت ئاينىڭ قاتارىغا كىرمىسىمۇ پەزىلەت ۋە ئارتۇقچىلىق جەھەتتە بۇ تۆت ئاينى بېسىپ چۈشىدۇ.

10. قۇرئان كەرىمدىكى«ئوقۇ» سۈرىسىنىڭ چۈشىشى قەدرى كېچىسىدە باشلاندى، بۇ، كۈندۈزنىڭ مۇقەددىمىسى بولغان، تاڭنىڭ يورۇشى ئىدى، ئىسلام ئۈممىتى مۇشۇ كۈندۈزدە تۇغۇلدى. ئىسلام ئۈممىتىنىڭ رامىزان ئېيىدا تۇغۇلغانلىقى بۇ ئاينى ئالاھىدە تەبرىكلەشنىڭ سەۋەبىدۇر.

## 650. سۇئال: رامىزان ئىرادە ۋە ۋىجداننى كۈچلەندۈرىدۇ

روزا، ئىككى دۇنيا بەخت سائادىتىنىڭ ئەنگۈشتەرى، ئىنسانىيەت ئالىمىنىڭ ئىلاھىي دەستۇرى قۇرئان كەرىم نازىل بولغان مۇبارەك رامىزان ئېيىدىكى سۈبھىدىن تاكى قوياش پاتقانغا قەدەر يىيىش، ئىچىش، جىنسى مۇناسىۋەت قاتارلىقلاردىن ئۆزىنى تارتىشنى تەلەپ قىلىدىغان ئۇلۇغ ئىبادەت. بۇ ئىبادەت ئادەمنى گەرچە قىياپەت (تاشقى كورۇنۇش) جەھەتتىن ئانچە قايىل قىلالمىسىمۇ، ئۇنىڭ ماھىيىتى، ھەقىقىتى شەكسىز مۇسبەت ئىبادەتتۇر. ئىنسان ئاللاھقا يېقىنلىشىش نىيىتىدە كۆڭلى تارتقان، ھاۋايى- ھەۋەسلىرى ھەيدەكچىلىك قىلغان نۇرغۇن ئىشلاردىن قولىنى يىغىدۇ، نەفسىنى كونترول قىلىدۇ. بۇنىڭغا ئوخشاش مۇستەھكەم ئىرادىگە مۇناسىۋەتلىك روھىي خۇسۇسىيەتكە ئىگە ئەمەلنىڭ ھەقنىڭ دەرگاھىدا مەقبۇللۇقى ، ھەقىقەتنىڭ مىزانىدا ۋەزنى بار- ئەلۋەتتە.

ئاللاھ بىزگە روزىنى رامىزان ئېيىدا چوڭقۇر سىرلار، يۈكسەك غايىلەر بىلەن پەرز قىلدى. ئۇلاردىن بىزنىڭ بىلىدىغانلىرىمىزمۇ بىلمەيدىغانلىرىمىزمۇ، زامانلار سەتھىسىدە بايقالغانلىرىمۇ تا ھازىرغىچە بايقالمىغانلىرىمۇ ھەم بار. بۇ يەردىكى بىزنىڭ مەسئۇلىيىتىمىز ۋە مەجبۇرىيىتىمىز شۇنىڭدىن ئىبارەتكى ئاچلىق، ئۇسسۇزلۇق ۋە چەكلىنىش ئارقىلىق ئادا قىلىنىدىغان بۇ ئىبادەتنىڭ پەردە ئارقىسىدىكى ئاللاھ ئورۇنلاشتۇرغان ھېكمەت ۋە سىرلار ھەققىدە ئويلاش ۋە تەپەككۇر قىلىش، ئۇنىڭ سىرىنى كىشلەرنىڭ ئادىتى، خاھىشى ۋە ھاۋايى- ھەۋەسلىرىگە بېقىپ ئەمەس ئاللاھ بۇيرۇغاندەك ئادا قىلىپ، روزىدىكى سىرلار ۋە ھوزۇر ھالاۋەتلەرنى بايقىشىمىز لازىم.

روزا روھنى كۈچلەندۈرىدۇ. ئاللاھ تالائا ئىنساننى ھاۋايى-ھەۋەسلىرىنىڭ سۇلتانلىرىدىن ئازات قىلىش، روھنى جەسەت قاماقخانىسىدىن بوشىتىش ئۈچۈن روزىنى پەرز قىلدى. ئىنسان ئۇ ئارقىلىق يامان ئىش، يامان سۆزلەردىن ساقلىنىدۇ، ئۆزىدىكى ھايۋانى تەرەپلەرنى كونترول قىلىپ

گۇيا پەرىشتىلەرگە ئوخشاپ كېتىدۇ. شۇنداق، رورا تۇتقان ئادەمنىڭ روھى يۈكسىلىپ ئاللاھقا يېقىنلاشسا دۇئالىرى بىلەن ئاسماننىڭ ئىشىكلىرىنى چەككىنىدە ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئىلتىماسىغا تىلەكلىرىگە ئاساسەن ئىشىكنى ئېچىپ كەل بەندەم نېمە تىلىگىڭ بولسا ئېيت دىسە ئەجەب ئەمەس.

روزىنىڭ يەنە بىر ئالاھىدىلىكى شۇكى، ئۇ ئىنساننى مۇستەھكەم ئىرادىگە، ھەقىقى سەبىرگە ئادەتلەندۈرىدۇ. روزىدار، ئالدىدا تائاملىرى تۇرۇپ قورسىقىنى ئاچ قويىدۇ. قولىدا مۇزدەك سوغۇق سۈيى تۇرۇپ ئۇسساپ قالىدۇ. يېنىدا قاراپ تۇرغان ئايالىغا يېقىنچىلىق قىلمايدۇ، ئۇ يەردە ئاللاھدىن باشقا نازارەتچى، ئىماندىن، ۋىژداندىن باشقا ھاكىم، ئاڭلىق كۈچلۈك ئىرادىدىن باشقا تايانچ يوق. ئوخشاش ئەھۋال ھەر كۈنى 15 سائەت ئەتراپىدا، ھەر يىلى 29 ياكى 30 كۈن تەكرارلىنىدۇ. قېنى قانداق مەكتەپ ئىنسان ئىرادىسىنى ۋە سەبىر تەلىماتىنى ئىسلام دىنىمىز تەرىپىدىن رامىزاندا بارلىق مۇسۇلمانلارغا رامىزاندا، مەجبۇرى باشقا چاغلاردا ئىختىيارى، ئېچىلىدىغان روزى مەكتىۋىدەك ئېلىپ بارالايدۇ.

ئىنسان روزا ئارقىلىق ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىنى تونۇيدۇ: بۇمۇ روزىنىڭ بىر ھىكمىتى. ئاللاھنىڭ نېمەتلىرى ئىنساننىڭ ئەتراپىدا ھەممىشە ئىزچىل مەۋجۇت بولسا ئۇنىڭ نىئمەتكە بولغان ھېس تۇيغۇسى ئازلاپ بارىدۇ. چۈنكى نېئمەت يوق چاغدا ئاندىن بىلىنىدۇ، قەدرى ئۆتۈلىدۇ. چۈنكى تاتلىقنىڭ قىممىتى ئاچچىقنى تېتىغاندا بىلىنىدۇ. گۇيا كۈندۈزنىڭ قەدرىنى قاراڭغۇ چۈشكەندە ئاندىن بىلىدۇ.

روزىنىڭ ئىجتىمائى سىرلىرىدىن بىرى، يېقىر كەمبەغەللەرنىڭ ئاچ قالغان كۈنلىرى، قىيىنچىلىقرىنى، بالاغەت- پاساھەتسىز، ناتىق خاتىبسىز، ئەملى تەجرىبىلەر ئارقىلىق روزىدارغا ئەسلىتىدۇ. ئاچلىقنىڭ ئازاۋىنى، ئۇسسۇزلۇقنىڭ دەردىنى تېتىپ كۆرمىگەن ئاشقازاننىڭ ئاھى، ئۆچەيلەرنىڭ نالە پەريادى، روزا تۇتقان ئادەمنىڭ ئېڭىدىكى ھەممە مەنەدەك ياشايدىغۇ دېگەن خاتا قاراشلىرىغا جىمجىت رەددىيە قايتۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۇچۇن ئۇلار (كەمبەغەللەر) نىڭ مەۋجۇتلىقىغا ئۇلارنىڭ قىيىنچىلىقلىرىغا سۈكۈت ئىچىدە قاراپ تۇرمايدۇ. دەرد - ئازابلىرىغا تەسەللى بېرىدۇ، ياردەم قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنى ياخشىلىشى، ئىسلاھ قىلىشى ئۇچۇن كۆپلەپ كۈچ چىقىرىدۇ.

**651. سۇئال: ناماز ئوقۇمايدىغان كىشى روزا تۇتسا مەقبۇل بولامدۇ؟**

شەكسىزكى مۇسۇلمان كىشى ئىسلام پەرز قىلغان ناماز، روزا، زاكات ۋە ھەج قاتارلىق ئىبادەتلەرنى ئۆزرىسىز قىلماي قالسا بولمايدۇ، چۈنكى بۇ ئىبادەتلەر ئىسلامنىڭ ئاساسلىرىدۇر، قىلماسلىققا ئۆزرىسى يوق تۇرۇپ بۇ پەرزلەرنىڭ بىرىنى قىلمىغان كىشنى بەزى ئالىملار پاسىق دېسە بەزى ئالىملار كاپىر دەپمۇ ھۆكۈم قىلغان، ناماز بولسا ئىسلامدىكى ئەڭ مۇھىم پەرز، نامازغا سەل قاراپ ھۇرۇنلۇق قىلىپ ئوقۇمىغان كىشى ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە تانمىغان ھالەتتە بولسا ئەڭ كۈچلۈك ۋە ئورتاھال قاراشقا ئاساسەن پاسىق ھېسابلىنىپ ئۆزىنى ئاللاھنىڭ ئازابىغا دۇچار قىلغان بولىدۇ.

ناماز ئوقۇمىغان كىشىنى بەزى ئالىملار كاپىر دەپ قارىغاچقا ئۇلارنىڭ نەزىرىدە ئۇنىڭ تۇتقان روزىسى پايدىسىز ۋە مەقبۇل ئەمەس. ئەمما كۆپچىلىك ئالىملارنىڭ قارىشىدا ئۇنىڭ ئىخلاس بىلەن تۇتقان روزىسى توغرا ۋە مەقبۇل بولىدۇ، چۈنكى ناماز قاتارلىق يۇقىرىقى بەش پەرزنىڭ ھەر

بىرى ئۆز ئالدىغا ئايرىم مۇستەقىل پەرز بولۇپ كىمكى ئۇلارنىڭ ھېچبىرىنى ئادا قىلمىسا ئۇنىڭ ئىمانى قۇرۇق داۋادىن باشقا نەرسە ئەمەس، كىمكى ئۇنىڭ بىرىنى قىلىپ بىرىنى قىلمىسا قىلمىغىنىغا چاغلىق ئىسلام ئاساسىنى تىكلىمىگەن بولىدۇ، قىلغان پەرز بىلەن بۇرچىنى ئادا قىلغان بولىدۇ، لېكىن بىرىنى قىلىپ بىرىنى قىلمىغان ئەھۋالدا ئىمانى ئاجىز، سۇس ۋە دىيانىتى كەمتۈك پاسىق بولغان بولىدۇ.

ناماز روزىغا قارىغاندا بەكراق ئەھمىيەتلىك بولغاچقا ناماز ئوقۇماي روزا تۇتقان كىشى ئەڭ مۇھىم ئىبادەتنى تاشلاپ قويۇپ ئۇنىڭدىن تۆۋەنرەك ئىبادەتنى قىلغان بولىدۇ، بۇنداق كىشىلەر كۆپىنچە جەمئىيەتتە روزا تۇتۇش مىللىي ئادەت بولۇپ قالغاچقا روزا تۇتىدۇ، ئاللاھقا ئىخلاس قىلىپ روزا تۇتىدىغان كىشى ئەلبەتتە روزىدىن مۇھىمراق بولغان نامازنىمۇ ئوقۇيدۇ، ئەمما روزا بىلەن نامازنىڭ ئەھمىيەت جەھەتتە پەرقىنى بىلمەي ئىسلام كۆرسەتمىلىرىدىن تولۇق خەۋەردار بولالمىغان كىشى ئۇچۇن ئېيتقاندا روزىنى ئىخلاس بىلەن تۇتسا ئاللاھ قوبۇل قىلىدۇ، ئۇنداق كىشىلەرگە نامازنىڭ ئەھمىيىتىنى چۈشەندۈرۈش كېرەك.

ھەرھالدا ئاللاھ تائالا كىشىنىڭ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى بىكار قىلىۋەتمەيدۇ، قانچىلىك ياخشى ئەمەل قىلغان بولسا ئاللاھ ئۇنىڭغا شۇنچىلىك ئەجىر ۋە ساۋاب بېرىدۇ، ئادا قىلمىغان پەرزلەر ئۇچۇن گۇناھكار بولىدۇ، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «چوڭ-كىچىك بارلىق ئىشلار خاتىرىلەنگەندۇر» [ئەلقەمەر سۈرىسى 53-ئايەت.] « كىمكى زەررىچىلىك ياخشى ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى كۆرىدۇ، كىمكى زەررىچىلىك يامان ئىش قىلىدىكەن، ئۇنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ» [زەلزەلە سۈرىسى 7-8-ئايەتلەر.]

## 652. سۇئال: ئىفتارنىڭ ۋاقتى

ئىفتار دېگەن ئېغىز ئېچىش دېگەنلىك بولۇپ روزا تۇتقان كىشىنىڭ ئىفتار قىلىش ۋاقتى كۈن پېتىش بىلەن كىرىدۇ. بۇ كۈن پېتىش بىلەن ئىفتار قىلسا بولىدىغانلىقىنى بىلدۈرىدۇ، بارلىق مۇسۇلمانلار كۈن پېتىش بىلەن ئىفتار ۋاقتى كىرىدۇ دەپ قارىغان.

ئادەتتە بۇ ناماز شامنىڭ ۋاقتىنىڭ كىرگەنلىكىنى بىلدۈرىدۇ، شۇڭا كۆپىنچە جايلاردا ناماز شامنىڭ ئەزىنى ئىفتار ۋاقتىنىڭ بولغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ. مۇئەززىن ئەزان ئوقۇشتا كېچىكىپ قالغان تەقدىردە ياكى مەسجىد يوق جايلاردا ياكى ئەزان ئاڭلانمايدىغان جايلاردا كۈن پاتقان ئىكەن ئىفتار قىلسا بولىدۇ. كۈن پاتقانلىقىنى ئۆزى كۆزى بىلەن كۆرسىمۇ بولىدۇ، ياكى باشقا ئىشەنچلىك بىرىنىڭ خەۋىرىگە تايانسىمۇ بولىدۇ ياكى سائەت ۋە كالىنداردەك باشقا ئالامەتلەرگە ئاساسەن كۈن پاتتى دەپ كۆڭلى خاتىرجەم بولسا بولىدۇ.

## 653. سۇئال: سوھۇرلۇقنىڭ ۋاقتى ۋە قائىدىلىرى

سوھۇرلۇق دېگەن سۆز سەھەر دېگەن سۆزدىن كەلگەن بولۇپ كېچىنىڭ ئاخىرىدا تاڭ ئېتىشتىن ئىلگىرى سەھەر ۋاقتىدا يېيىلىدىغان يېمەكنىڭ ئىسمىدۇر. ئەسلىدە سەھۇرلۇق كۆپ بولسۇن ياكى ئاز بولسۇن يېمەك بولىدۇ، ھېچ بولمىغاندا بىرەر يۇتۇم سۇ بولسىمۇ سەھۇرلۇق ھېسابلىنىدۇ. سەھۇرلۇق يېيىش بارلىق ئالىملارنىڭ نەزىرىدە ۋاجىب ئەمەس مۇستەھەب ۋە سۈننەت بولۇپ سەھۇرلۇق يېمىگەن كىشى گۇناھكار بولمايدۇ، لېكىن ئۇنىڭ پەزلى كۆپ. سەھۇرلۇقنىڭ بەرىكەتلىرى شۇكى: سەھۇرلۇق ئاللاھنىڭ تائىتىنى بىجا كەلتۈرۈش ۋە ئاللاھنىڭ تائىتىنى ئادا قىلالىشى ئۇچۇن بولغاچقا ساۋابقا ئېرىشتۈرىدۇ، سەھۇرلۇق كۈچ بولغاچقا ئۇنى يېگەن

كىشى روزا تۇتۇشتىن زېرىكىپ قالمايدۇ، سەھۇرلۇق يېمىگەن كىشى قىيىنلىپ قېلىپ ئاسانلا روزا تۇتۇشنى ۋە باشقا ئىبادەتلەرنى قىلىشنى ئېغىر كۆرىدىغان بولۇپ قالىدۇ، سەھۇرلۇق يېگەن كىشى دۇئا ۋە ئىستىغپار ۋاقتى بولغان سەھەردە ئويغىنىدۇ ۋە بۇ قىممەتلىك ۋاقىتنى قولدىن كەتكۈزۈپ قويمايدۇ، سوھۇرلۇققا قوپقان كىشى بامدات نامىزىنى جامائەت بىلەن ئوقۇش پۇرستىگە ئېرىشىدۇ، شۇڭا رامىزاندا بامدات نامىزىدا جامائەت ئادەتتىن تاشقىرى كۆپىيىپ كېتىدۇ.

يەنە سەھۇرلۇق قىلىش يەھۇد، ناسالارغا خىلاپ ئىش قىلىشتۇر. سوھۇرلۇقنىڭ ۋاقتى كېچىنىڭ يېرىمىدىن باشلىنىپ تاڭ ئاتقىچە بولىدۇ. لېكىن سوھۇرلۇقنى مۇمكىن قەدەر ئاخىرقى ۋاقىتقىچە كېچىكتۈرۈش بارلىق ئالىملارنىڭ قارىشىدا سۈننەت ۋە مۇستەھەب بولۇپ ئارقىغا كېچىكتۈرگەندە ئاچلىق ۋە قىيىنلىش مۇددىتى ئازىيىدۇ. دېمەك: سوھۇرلۇقنىڭ ۋاقتى كېچە يېرىمىدىن باشلاپ تاكى ئەزان ئوقۇلغانغا قەدەر بولىدۇ.

سوھۇرلۇقنى ئەزان ئوقۇلۇشتىن يېرىم ياكى بىر سائەت بۇرۇن توختاتىسمۇ بولىدۇ، ئەزان ئوقۇلغاندا توختاتىسمۇ بولىدۇ. تاماق يەۋاتقاندا ئەزان ئوقۇلغان بولسا تامىقىنى يەۋېلىپ ئاندىن توختىسا بولىدۇ. ئەسرى سائادەتتىكى نۇرغۇن ساھابە ۋە تابىئىينلارمۇ تاڭ ئېتىشقا يېقىن سوھۇرلۇق يېيىش ھەققىدە كەڭچىللىك قىلغان. شۇڭا سوھۇرلۇقنى تاڭ ئېتىشتىن بەك بۇرۇن توختىتىش كېرەك دەۋالغانلار ياكى رامىزان كۈنلىرىدە ئەزاننى بۇرۇنراق ئوقۇۋالىدىغانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسىگە زىت ئىش قىلغان بولىدۇ.

شۇنى تەكىتلەش كېرەككى ئىسلام دىنىمىز كەڭچىللىك ۋە قولايلىق دىنىدۇر، ئىبادەتلەردە قولايلىق بولسا داۋاملىشىدۇ، ئۇنى ئۆز نورمىسىدىن قىيىنلاشتۇرىۋېتىش ياكى تەسلەشتۇرىۋېتىش ئۇزۇلۇپ قېلىشقىلا سەۋەب بولۇپلا قالماستىن بەلكى تېخى ئاللاھنىڭ دىنىغا قوشۇمچە بىر نەرسە كىرگۈزىۋالغانلىق دائىرىسىگە كىرىدۇ.

### 654. سۇئال: كىسەل كىشى قاچان ئېغىز ئاچسا بولىدۇ؟

كىسەل كىشى رامىزاندا-كۈتۈرەلمىگىدەك قىيىنلىش ياكى مۇشەققەت ھېس قىلسا ياكى كىسىلىنىڭ كۈچىيىپ كېتىشىدىن ئەنسىرىسە ئېغىزى ئوچۇق يۇرسە دۇرۇس بولىدۇ. كىسەل كۈچىيىپ كېتەمدۇ ياكى رامىزان كىسەلگە ئانچە تەسىر كۆرسەتمەمدۇ؟ بۇنى ئىشەنچىلىك دوختۇردىن سوراش ياكى ئۆزى بىلسە ئۆزى بىر نەرسە دىيىشى كېرەك.

كىسەل ئادەمنىڭ يۇقىرىقىدەك ئەھۋاللاردا رامىزان تۇتىشى مەكروھ بولىدۇ، يەنى ئېغىز ئاچسا ساۋاب بولىدۇ، رامىزان تۇتسا گۇناھ بولمايدۇ.

كىسەل تۇرۇپ رامىزان تۇتۇش سەۋەبلىك كىسىلى بەك ئېغىرلىشىپ كەتسە ياكى ئۆلۈمگە يېقىنلىشىپ قالسا گۇناھكار بولىدۇ، شۇنىڭ ئۇچۇن كىسەل كىشى يۇقىرىقىدەك شارائىتتا رامىزان تۇتماسلىقى لازىم.

### 655. سۇئال: كىسەلنىڭ رامىزىنىنى بۇزۇدىغان ۋە بۇزمايدىغان ئىشلار

بىر نەرسىنىڭ ئادەمنىڭ ئىچىگە-يەمەكلىك ياكى دورا بولسۇن- قەستەن كىرىشى رامىزاننى بۇزىۋېتىدۇ. لېكىن ئادەمنىڭ ئىچى دېگەن بۇ ئاتالغۇنى تونۇشتۇرۇشتا ئالىملارنىڭ تۆرلۈك قارىشى بار. بەزىلەر: ئۇ پەقەتلا ھەزىم قىلىش ئورگىنى، چۈنكى ئۇ يېمەك ۋە ئىچمەكنىڭ ئورۇنلىشىش ئورنى دەپ قارىدى. ھەزىم قىلىش ئورگىنى ياكى ئۇسكىنى گالدىن تارتىپ ئارقا دەۋازىغىچە

بولىدۇ. ئەمما سۇدۇك يولى ۋە ئاياللارنىڭ ئالدى ئەۋرەت يولىنى بەزىلەر ئىچكە تەۋە دىسە، يەنە بەزىلەر ئۇ ئىچكە تەۋە ئەمەس دەپ قارىدى.

بۇرۇن، قۇلاق، ئېغىزنىڭ ئىچى ۋە كۆز ئىچىنىڭ قاتارىدىن ئەمەس، ئۇ پەقەت كىرىش ئېغىزلىرىدۇر. كىسەل كىشى شارائىتى، ئەھۋالى ۋە ئىمكانىيىتىگە قاراپ، قايسى كۆز قاراشقا كۆڭلى توختىسا، شۇ كۆز قاراشلارنىڭ قايسىنى ئالسا بولىۋېرىدۇ. چۈنكى ھەممىسى ئىشەنچلىك ئالىملارنىڭ كۆز قارىشى بولۇپ، ئۇلار ئىسلام ھۆكۈملىرىنى چۈشۈنۈش ۋە كىشلەرگە چۈشەندۇرۇش ئۈچۈن ئۆمرىنى سەرپ قىلغانلاردۇر.

1.ئارقا يول تېلىپسكوپى، ئارقا يول دورىسى، ئارقا يول ھوكۇلى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسلەر: يۇقىرىقى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى رامىزاننى بۇزىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. ئارقا يول ھوكۇلى ئاشقازان ياكى ئۈچەيگە يەتسە ئاندىن بۇزۇلىدۇ، بولمىسا بۇزۇلمايدۇ دېگەن كۆز قاراشمۇ بار.

2.دوختۇر كىسەل داۋالاش ئارلىقىدا ئارقا يولغا قولىنى تولۇق كىرگۈزگەن بولسا رامىزان بۇزۇلىدۇ، بولمىسا بۇزۇلمايدۇ.

3.ئاياللارنىڭ ئالدى ئەۋرەت ئەزاسىنى داۋالاش ئۈچۈن ئىستىمال قىلىنىدىغان تېلىپسكوپ ۋە ئالدى ئەزا دورىلىرى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى رامىزاننى بۇزىدۇ، چۈنكى ئۇ ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. شۇنداقلا دوختۇر ئاياللارنىڭ ئالدى ئەزاسىنى داۋالاش ئۈچۈن بارمىقىنى ئىشلەتكەن بولسا يەنىلا رامىزان بۇزۇلىدۇ.

4.كىسەلنى غىزالاندۇرۇش ئۈچۈن ئۈچەي ۋە ئاشقازان تېلىپسكوپلىرى ئىستىمال قىلىنغان بولسا رامىزان بۇزۇلىدۇ.

5.ئەگەر تېلىپسكوپ سايمانلىرى ئۈچەي ئارقىلىق كىرگۈزۈلسە رامىزان بۇزۇلىدۇ، چۈنكى ئۇ ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. ئەگەر قورساقنىڭ تىرىسى ئارقىلىق كىرگۈزۈلسە رامىزان بۇزۇلمايدۇ، چۈنكى ئۇ ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ.

6.كۆكرەك تېلىپسكوپى رامىزاننى بۇزمايدۇ، چۈنكى بۇرۇندىن ھاۋا يولىغا كىرىدۇ.

7.گال، قولاق، كۆز، تىز ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ھەزىم قىلىش ئورگىنىغا كىرمەيدىغان ئەزالار ئۈچۈن ئىستىمال قىلىنىدىغان تېلىپسكوپلارنىڭ ھەممىسى رامىزاننى بۇزمايدۇ.

8.بويان، موسكول ۋە تىرىنىڭ ئاستىدىن ئۇرۇلىدىغان ھوكۇللار رامىزاننى بۇزمايدۇ، چۈنكى ئىچىگە كىرمەيدۇ. بەزىلەر بۇزىدۇ دەپ قارايدۇ.

9. تەكشۈرۈش ئۈچۈن قان ئېلىش، جاراھەت قانلىرى ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى رامىزاننى بۇزمايدۇ.

10.كۆز ۋە قولاققا تېمىتىدىغان دورا، ۋە سۈرمىگە ئوخشاش نەرسلەر رامىزاننى بۇزمايدۇ.

11.بۇرۇنغا تېمىتىدىغان دورا ۋە بۇرۇننىڭ قانىشىغا ئوخشاش ئىشلار رامىزاننى بۇزمايدۇ. لېكىن كىسەل بۇرۇنغا ئىستىمال قىلىنىدىغان دورىنى ئىشلەتكەندە دىققەت قىلىشى كېرەك. ھاجەتسىز ئىشلىتىپ ئىچىگە يېتىپ قالسا رامىزان بۇزۇلىدۇ.

12.ھۇشىدىن كېتىپ تىزراق ھۇشىغا كىلەلىسە رامىزان بۇزۇلمايدۇ.

13. پۇتۇن، قىسمەن ۋە ئورۇننى مەس قىلىش: پۇتون مەس قىلىش رامىزاننى بۇزمايدۇ، چۈنكى مەس قىلىش شىلىڭكىسى ئادەمنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ، بەلكى ھاۋا يولىغا كىرىدۇ. لېكىن

مەس قىلىش ئارلىقىدا گالىنىڭ كۆپلىگەن ئىشلەپچىقارغان نەرسىلىرى ئىچىگە تۆكۈلۈپ قالىدۇ، ئىچكىگە كىرىدۇ، رامىزان بۇزۇلىدۇ. شۇنىڭغا ئاساسەن پۈتۈن مەس قىلىش رامىزاننى بۇزىدۇ ۋە مەس قىلغان كۈننى قايتا تۇتۇشنى لازىم قىلىدۇ. يېرىم مەس قىلىش رامىزاننى بۇزمايدۇ، چۈنكى ئۇ ئادەمنىڭ ئىچىگە يەتمەيدۇ. ئورۇننى مەس قىلىش بولار رامىزاننى بۇزمايدۇ.

14.ئېغىز، كالپۇكنىڭ قانىشى، دورىنى مەزمەزە قىلىش، چىشنى داۋالاش، ئېغىزغا بىر نەرسە قويۇش ياكى چايناش ۋە چىش چوتكىسى ئىشلىتىش، تۈكۈرۈكنى يۇتۇۋېتىش رامىزاننى بۇزمايدۇ.

15.كىسەل سەۋەبىدىن مەنى چۈشسە رامىزان بۇزۇلمايدۇ. چۈنكى قەستەن قىلمىدى، ئۇنىڭ ئىرادىسىدىن سىرت بولدى. ئۇيقۇ ئارلىقىدا ئىهتىلام كۆرۈپ قېلىش رامىزاننى بۇزمايدۇ، چۈنكى ئۇمۇ ئىرادىسىدىن سىرت بولدى.

16. مەنىدىن باشقا ئاياللارنىڭ ئالدى جىنسى ئەزاسى ئىشلەپچىقىرىدىغان نەرسىلەر رامىزاننى بۇزمايدۇ. ئايالنىڭ كىسەل سەۋەبىدىن سۇيۇقلۇق چىقىپ كېتىپ قالسا يەنىلا رامىزىنى بۇزۇلمايدۇ.

17. خۇن كىسىلىگە گىرىپتار بولغان ئايال كىشى رامىزان تۇتىۋىرىدۇ، رامىزىنى بۇزۇلمايدۇ. ناماز ئوقۇۋىرىدۇ، ئەر-ئاياللىق ئالاقىسىنى قىلسا بولىۋىرىدۇ.

### 656. سۇئال: ساق ئادەمنىڭ رامىزىننى بۇزۇدىغان ۋە بۇزمايدىغان ئىشلار

1.ھەزرىتى ئىبنى ئاباس ھاجەت ئۈچۈن تاماقنىڭ تۇزىنى تېتىپ باقسا دۇرۇس دېگەن.

2. بەلغەم رامىزاننى بۇزمايدۇ، لېكىن قەستەن يۇتىۋەتكەن كىشىنىڭ رامىزىنى بۇزۇلىدۇ، ئۇنتۇپ قېلىپ يۇتۇپ سالغان بولسا بۇزۇلمايدۇ.

3. چىش ئارىسىدا قالغان تاماقلار: ئاز بولۇپ، تۈكۈرۈك بىلەن ئىرىپ كەتسە، يۇتۇۋېتىپ قالسا رامىزان بۇزۇلمايدۇ. پۇرچاقتىن چوڭ نەرسە بولسا قەستەن يۇتۇۋېتىپ قالسا رامىزىنى بۇزۇلىدۇ.

4.بىر ئايالغا قاراش بىلەن تەڭلا مەنى چۈشسە يەنىلا رامىزان بۇزۇلمايدۇ، چۈنكى ئۇ قەستەن قىلمىدى، ئەگەر يات ئايالغا شەھۋەت نەزىرى بىلەن تەكرار-تەكرار قارىغان بولسا گۇناھكار بولىدۇ، رامىزىنى بۇزۇلمايدۇ. ئەمما شەھۋەت توغرىسىدا كۆپ ئويلىنىپ ياكى مۇئەييەن ئايالغا توختىماي قاراش سەۋەبىدىن مەنى چۈشسە رامىزىنى بۇزۇلىدۇ.

5.بىر ئادەم ئېغىز ئېچىشقا ئېغىر مەجبۇرلانسا مەجبۇرلانغان مىقداردا يىسە ياكى ئىچسە رامىزىنى بۇزۇلمايدۇ، لېكىن كۆپ ئىستىمال قىلماسلىقى كېرەك.

6. ساقايماس كىسەللىگە گىرىپتار بولغانلار، ياشانغان ئەرلەر ۋە ياشانغان ئاياللار ئېغىز ئوچۇق يۈرۈپ پىدىيە بەرسە بولىدۇ. يەنى ھەر كۈنى بىر مىسكىننىڭ قورسىقىنى نورمال تاماق بىلەن تويغۇزۇشى لازىم.

7.چالا رامىزىننى تۇتالماي ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ تۇققانلىرى ئۇنىڭ ھەققىدە پىدىيە تۆلەيدۇ.

8.ھامىلدار ۋە بالا ئىمىتۋاتقان ئاياللار ئېغىز ئوچۇق يۈرۈپ قازاسىنى قىلىدۇ ياكى پىدىيە تۆلەيدۇ.

### 657. سۇئال: ئاتا-ئانىسى ئۈچۈن رامزان تۇتۇپ قويۇش توغرىسىدا

مەلۇمكى روزا تۇتۇش، ناماز ئوقۇشقا ئوخشاش جىسمانىي ئىبادەت بولۇپ ئەسلىدە بۇ ئىبادەتلەرنى ھەر بىر ھايات كىشى ئۆزى ئورۇندىشى كېرەك. بۇ سەۋەبتىن بەزى ئالىملار روزىنى

بىر كىشى بىر كىشىنىڭ ئورنىدا تۇتۇپ قويسا بولمايدۇ دەپ قارىغان، يەنە بىر قىسىم ئالىملار بولىدۇ دەپ قارىغان.

بىرىنچى قاراشقا بىنائەن ھەر بىرىنىڭ بىر كۈن تۇتالماي قالغان روزىسى ئۈچۈن بىر بىچارە مىسكىنگە ئىككى ۋاخ تاماق يېگۈزۈپ قورسىقىنى تويغۇزسىڭىز بولىدۇ.

ئىككىنچى قاراشقا ئاساسەن سىز ئاتا-ئانىڭىزنىڭ تۇتالمىغان روزىسىنى ئۇلارنىڭ ئورنىدا تۇتسىڭىز بولىدۇ. بۇ قاراشنىڭ دەلىلى كۈچلۈك. كۆپچىلىك ئالىملار روزىسىنى يېقىن تۇغقىنى تۇتۇشى شەرت دەپ قارىغان، ئىمام بۇخارى باشقا يات مۇسۇلمانلار ئۇنىڭ ئورنىدا روزىسىنى تۇتۇپ قويسىمۇ بولىدۇ دېگەن. شۇنداقلا ئىنسان ئۆزى پەرز ھەج قىلىپ بولغان بولسا باشقا ئۆلۈپ كەتكەنلەرنىڭ ئورنىدا قىلالمىغان ھەجلىرىنى قىلىپ قويسا بولىدۇ. ئۇلارغا يەنە دۇئا قىلىش، ئىستىغپار ئېيتىش، ئۇلارغا مۇناسىۋەتلىك سىلە رەھىمنى قىلىش، ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنداش، قۇرئان ئوقۇپ ياخشى ئەمەللەرنى قىلىش بىلەن ياخشىلىق قىلسىڭىز بولىدۇ.

**658. سۇئال: رامىزاندا شەيتانلار باغلىنىدۇ دېگەن ھەدىسنىڭ مەزمۇنى نېمە؟**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەزرىتى ئەبى ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىستە مۇنداق دېگەن: رامىزان ئېيى كەلسە جەننەت دەرۋازىلىرى ئېچىلىدۇ، دوزاخ دەرۋازىلىرى تاقىلىدۇ، شەيتانلار باغلىنىدۇ ئىمام بۇخارى ۋە مۇسلىم سەھىھلىرىدە رىۋايەت قىلغان.

بۇ ھەدىسنىڭ مەنىسى: ئاللاھ تائالا بۇ ئۇلۇغ ئايدا بەندىلىرىنى ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا مۇيەسسەر قىلىدۇ، نەتىجىدە ئۇلار روزا ۋە تەھەججۇدتەك كۆپ ساۋابلىق ئىشلارنى قىلىپ جەننەتكە كىرەلەيدۇ، شۇنداقلا كىشىلەردە قەيسەر ئىرادە ۋە ئاللاھ مېنى كۆزىتىدۇ دەيدىغان تۇيغۇ كۈچلەنگەچكە ئۇلار دوزاخقا كىرگۈزىدىغان گۇناھلارنى قىلمايدۇ، دېمەك بۇ پەزىلەتلىك ئايدا ساۋاب ھەسسىلەپ بېرىلىدۇ، كۆپ مۇسۇلمانلار گۇناھلارنى تاشلايدۇ. جەننەت دەرۋازىلىرى ئېچىلىدۇ، دېگەن سۆزنىڭ ماجاز ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىدىغان باشقا بىر ھەدىستە مۇنداق دەپمۇ كەلگەن: رامىزان ئېيى كەلسە رەھمەت دەرۋازىلىرى ئېچىلىدۇ.

شەيتانلارنىڭ باغلىنىشىغا كەلسەك بەزى ئالىملار شەيتانلارنىڭ باغلىنىشىنى ھەقىقەت دەپ قارىسا يەنە بەزى ئالىملار بۇ ماجاز دەپ قارىغان. ماجاز دېگەن ئالىملار مۇنداق دېگەن: شەيتانلارنىڭ باغلىنىشى ئۇلارنىڭ ئىنسانلارنى ئازدۇرالماسلىقى، ئىنسانلارنىڭمۇ ئۇلارنىڭ ۋەسۋەسە ۋە ئازدۇرۇشىنى قوبۇل قىلمايدىغانلىقى، ھەمدە ئۇلارنىڭ ئىنسانلارنى ئازدۇرۇشقا ھېچ تەمە قىلالماسلىقىدىن ماجازدۇر، چۈنكى رامىزان ئېيى كىرسە كىشىلەر روزا تۇتىدۇ، بۇنىڭ بىلەن كىشىلەردىكى ھايۋانىي شەھۋەت ئاجىزلايدۇ، گۇناھلارغا تۈرتكە بولىدىغان ھايۋانىي شەھۋەت ئاجىزلىغاچقا كۆڭۈللىرى ئەينەكتەك ساپ ۋە سۈزۈك بولىدۇ، ئەقىللىرى پايدىلىق ۋە ساۋابلىق ئىشلارنى قىلىشقا گۇناھلارنى قىلماسلىققا ئۈندەيدۇ، نەتىجىدە ئۇلار بارلىق ياخشى ئەمەل-ئىبادەتلەرگە يۈزلىنىپ گۇناھلاردىن يۈز ئۆرۈيدۇ، شۇڭا ئۇلارغا جەننەت دەرۋازىلىرى ئېچىلىپ دوزاخ دەرۋازىلىرى تاقىلىدۇ، شەيتان ئۇلارغا ھېچ تەسىر كۆرسىتەلمەيدۇ، شەيتان ئۇلارغا ۋەسۋەسە سېلىشقا يېقىنلاشسا ئۇلاردىكى ئىمان ۋە تائەت نۇرى شەيتاننى كۆيدۈرۈپ تاشلايدۇ.

شەيتانلارنىڭ باغلىنىشىنى ھەقىقەت دەپ قارىغان بەزى ئالىملار مۇنداق دېگەن: شەيتانلارنىڭ ھەممىسى رامىزان ئېيىدا ھەقىيقەتەن باغلىنىدۇ، شۇڭا ئۇلار كىشىلەرگە ۋەسۋەسە سالالمايدۇ، ياكى شەيتانلارنىڭ يامانلىرى باغلىنىدۇ، كىچىك ۋە ئاجىزلىرى باغلانمايدۇ دېيىشكىمۇ بولىدۇ،

چۈنكى بەزى ھەدىستە رامىزان كەلسە شەيتانلارنىڭ يامانلىرى باغلىنىدۇ دېيىلگەن، دېمەك بۇ ئايدا شەيتانلارنىڭ ھەممىسى ياكى يامانلىرى باغلانغانلىقى ئۈچۈن باشقا ئايلارغا قارىغاندا بۇ ئايدا گۇناھ ئىشلار ئاز بولىدۇ، شەيتانلار باغلانغانلىقى ئۈچۈن بۇ ئايدا ھېچقانداق گۇناھ سادىر بولماسلىقى كېرەك ئىدى. ئەمەلىيەتتە بۇ ئايدىمۇ گۇناھلار سادىر بولىدۇغۇ؟ دېيىش ئورۇنسىز، چۈنكى گۇناھلارنىڭ مەنبەسى شەيتانلارلا ئەمەس بەلكى پەس كىشىلەر، ئۇسال ئادەتلەر ۋە ئىنسى شەيتانلارمۇ گۇناھلارغا سەۋەب بولىدۇ.

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرۈۋالالايمىزكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسىگە ھەقىقىي ياكى ماجازىي مەنە بېرىسەك ھەر ئىككى ئەھۋالدا بۇ ھەدىس ئەمەلىيەتكە زىتى كەلمەيدۇ، چۈنكى يامان ئىشلار ۋە گۇناھلار باشقا ئايلارغا قارىغاندا رامىزاندا ئاز سادىر بولىدۇ، باشقا ئايلاردا ئەمەل ـ ئىبادەتكە يۈزلەنمەي قالغانلارمۇ بۇ ئايدا ناماز ئوقۇپ روزا تۇتۇش ئارقىلىق ئاللاھنىڭ تائەتنى قىلىشقا قولايلىق تاپىدۇ، ئادەتتە باشقا ئايلاردا تائەت ـ ئىبادەت بىلەن شۇغۇللانغانلار رامىزان ئېيى كەلسە تېخىمۇ كۆپ ئەمەل ـ ئىبادەت قىلالايدۇ، قۇرئان ئوقۇش ، تاراۋىھ نامىزى ئوقۇش، كېچىدە تەھەججۇد ئوقۇش، خەير ـ ساخاۋەت قىلىش ئىشلىرىنى تېخىمۇ كۆپ قىلالايدۇ، باشقا ئايلاردا ئانچە ـ مۇنچە كىچىك گۇناھلارنى قىلىپ سالىدىغانلار بۇ ئايدا ئاشۇ كىچىك گۇناھلارنىمۇ قىلماي تاشلىيالايدۇ. بۇ يەردە شۇنى ئەسلىتىپ ئۆتۈش كېرەككى، ھەر كىشى ئۆز ئىش ـ ھەرىكىتىگە تولۇق مەسئۇلدۇر، گۇناھلارنى قىلىش ياكى قىلماسلىق ئىنساننىڭ قولىدىكى ئىش، گۇناھلارنى ئىنسان ئۆزى تاللاپ قىلىدۇ، ناچار مۇھىت ئۇنىڭغا تەسىر كۆرسىتىدۇ، شەيتان بولسا يامانلىقنى چىرايلىق كۆرسىتىپ پەردازلاپ بېرىدۇ، ئۈندەيدۇ، لېكىن ئۇنى قىلدۇرمايدۇ، كېيىن شەيتان قىيامەت كۈنىدە ئىنساننى تاشلاپ بۇ ئۆزى قىلدى، گۇناھ ئۈنىڭدا دەپ ئۆزىنى ئاقلايدۇ، نەتىجىدە تولۇق جاۋابكارلىق ئىنسان ئۈستىدە بولىدۇ.

# يەتتىنچى بۆلۈم. ھەج پائالىيەتلىرىنىڭ بايانى

## بىرىنچى باپ. ھەج سۆزىنىڭ ئۇقۇمى ۋە ھەجنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى

### 659. سۇئال: ھەج سۆزىنىڭ ئۇقۇمى

ھەج دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن ئۇلۇغ بىر يەرنى مەقسەت قىلىش، دېگەنلىك بولىدۇ. ھەج دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن مەلۇم شەرت شارائىت تولۇقلانغاندىن كېيىن خۇسۇسىي بىر ۋاقىتتا ، خۇسۇسىي بىر سۈپەت بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ ئۆيىگە يەنى كەبىگە بېرىشنى مەقسەت قىلىش، دېگەنلىك بولىدۇ. ھەج ھىجرىيەنىڭ توققۇزۇنچى يىلىنىڭ ئاخىرلىرىدا پەرز قىلىنغان. ئۇنىڭ پەرز بولغانلىقى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىستە بايان قىلىنغان، شۇنداقلا پەرز ئىكەنلىكىگە بارلىق ئۆلىمالار بىرلىككە كەلگەندۇر. ئاللاھ تائالا ھەجنىڭ پەرزلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى:

ئۇنىڭدا ئوچۇق ئالامەتلەر باركى، ماقامى ئىبراھىم شۇلارنىڭ بىرى، بەيتۇللاغا كىرگەن ئادەم ئەمىن بولىدۇ. قادىر بولالىغان كىشىلەرنىڭ اللہ ئۈچۈن كەبىنى زىيارەت قىلىشى ئۇلارغا پەرز قىلىندى. كىمكى ئىنكار قىلىدىكەن (يەنى ھەجنى تەرك ئېتىدىكەن، زىيىنى ئۆزىگە)، شۈبھىسىزكى، اللہ ئەھلى جاھاندىن (يەنى ئۇلارنىڭ ئىبادىتىدىن) بىھاجەتتۇر. [ئال ئىمران ـ 97].

### 660. سۇئال: ھەجنىڭ پەزىلىتى

ھەجنىڭ پەزىلىتى ھەققىدە نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەر كەلگەن. تۆۋەندىكى ھەدىسلەر ئۇلارنىڭ بىر

قىسمىدۇر. مۆئمىنلەرنىڭ ئانىسى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! جىھات قىلىش ئەمەللەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى دەپ قارايمىز، شۇنداق بولغانىكەن، بىزمۇ جىھادقا چىقمايلىمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ياق، (سىلەر ئۈچۈن) ئەڭ ئەۋزەل جىھات توغرا رەۋىشتە قىلىنغان ھەجدۇر، دېدى. (بۇخارى: 1520)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەج بىلەن ئۆمرىنى ئارقىمۇ ئارقا قىلىڭلار، چۈنكى بۇ ئىككىسى (يەنى ھەج بىلەن ئۆمرە) نامراتلىقنى، گۇناھ مەئسىيەتلەرنى خۇددى كۆرەك تۆمۈر، ئالتۇن ۋە كۈمۈشلەرنىڭ داتلىرىنى يوق قىلغاندەك يوق قىلىدۇ. مەقبۇل بولغان ھەجنىڭ مۇكاپاتى پەقەتلا جەننەتتۇر. (تىرمىزى: 810)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى الله رىزاسىنى كۆزلەپ ھەج قىلسا، شۇ ھەجدە يامان سۆز ۋە گۇناھ ئىشلارنى قىلمىسا، ئۇ خۇددى ئانىسىدىن تۇغۇلغان كۈندىكىدەك گۇناھلاردىن پاك ھالەتتە قايتىدۇ. (بۇخارى: 1521)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ياشانغان ئەر، كىچىك بالا، ئاجىز ئىنسان ۋە ئايال كىشىنىڭ جىھادى پەرز ھەج ۋە ئۆمرەدۇر. (نەسائى: 2626)

## 661. سۇئال: ھەجنىڭ پەرز بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

ھەج- ھەج قىلىش نىيىتى بىلەن مەككىگە بېرىپ، زۇلھەججە ئېيىدا ئادا قىلىنىدىغان ئىقتىسادىي ھەم جىسمانى ئىبادەتتۇر، ھەمدە ئۆمرىدە بىر قېتىم ئادا قىلىسلا بولىدىغان پەرز ئىبادەتتۇر. ئۇنى ئادا قىلىشقا ئىمكانىيەت تۇغۇلغان چاغدا كېچىكتۈرمەي دەرھال ئادا قىلىش لازىم.

بىراۋغا ھەجنىڭ پەرز بولۇشىنىڭ شەرتلىرى تۆۋەندىكىچە :

1) مۇسۇلمان بولۇش. كاپىر ئادەمگە ھەج قىلىش پەرز ئەمەس ۋە كاپىرنىڭ قىلغان ھەججىمۇ توغرا بولمايدۇ.

2) ھەجنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى بىلىش. بۇ، كاپىر دۆلەتتە ياشايدىغان مۇسۇلمان ئۈچۈن قويۇلغان شەرتتۇر. كاپىر دۆلەتتە ياشايدىغان مۇسۇلمان ئادەمنىڭ ھەجنىڭ، ئادا قىلىش پەرز بولغان بىر ئىبادەت ئىكەنلىكىنى بىلىش ئۈچۈن تەقۋا بىر مۇسۇلمان ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا بۇ ھەقتە خەۋەر بەرگەن بولىشالا يېتەرلىكتۇر. ئەمما ئىسلام دۆلەتتە ياشىغان ئادەمگە ھەجنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ھەجنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى بىلىشى شەرت ئەمەس. چۈنكى ئىسلام دۆلەتتە ياشىغان ئادەمدىن ئۇنىڭ شەرىئەت ھۆكۈملىرىنى بىلمەي قالغانلىق ئۆزرىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

3) بالاغەتكە يەتكەن بولۇش. بىر ئىنساننىڭ بالاغەتكە يېتىشى ھەجنىڭ ئۇنىڭغا پەرز قىلىنىشىنىڭ ۋە ئادا قىلغان ھەجنىڭ ئۇستىدىكى پەرز ھەجگە ھېساب قىلىنىشىنىڭ شەرتىدۇر.

4) ئەقىل ــھۇشى جايىدا بولۇش. بۇ ھەجنىڭ پەرز بولۇش شەرتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەج ئەقلى ھۇشى جايىدا بولمىغان ساراڭ ئادەمگە پەرز بولمايدۇ. بىر ئادەم ھەج قىلىپ بولغاندىن كېيىن ساراڭ بولۇپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ ئادا قىلغان ھەجى ئۇنىڭ ئۇستىدىكى پەرز ھەجگە ھېساب بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم كېيىن ساراڭلىقتىن ئوڭشالسا ئۇنىڭغا ھەجنىڭ قازاسىنى قىلىش لازىم ئەمەس.

5) ھۆر بولۇش شەرتتۇر. قۇلغا ھەج قىلىش پەرز ئەمەس. چۈنكى ئۇ، ھەجگە بارغۇدەك مال مۈلكە ئىگە ئەمەستۇر.

6) ھەج قىلىشقا قادىر بولۇشتىن ئىبارەتتۇر. بۇ، ھەجنىڭ توغرا بولىشىنىڭ ئەمەس پەرز بولىشىنىڭ شەرتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر پېقىر ئادەم قانداق قىلسا قىلىپ پەرز ھەج قىلىش نىيىتى بىلەن ھەج قىلغان بولسا، ئۇنىڭ قىلغان ھەجى پەرز ھەجگە ھېساب بولىدۇ ۋە ئۇنىڭ بويىنىدىكى پەرز ھەج ئادا بولغان بولىدۇ.

بىراۋنىڭ ھەج قىلىشقا قادىر بولۇپ، ئۇنىڭغا ھەج پەرزنىڭ يۈكلىنىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ھەج چىقىملىرىغا، ھەجگە بېرىپ كەلگۈچە ئۆيىدە قالغان بالا ــ چاقىلىرىنىڭ پۈتۈن چىقىملىرىغا يەتكۈدەك ئىقتىسادقا ئىگە بولۇشى، تېنىنىڭ ساق بولىشى، ھەج يولىنىڭ خاتىرجەم ۋە ئوچۇق بولىشى، ئۆزى ھەم مال ــ مۈلكى زىيانغا ئۇچرىمايدىغان بولىشى ۋە قەرزدار بولماسلىقى شەرتتۇر !

## 662. سۇئال: ھەجنى ئادا قىلىدىغانلاردا تېپىلىش كېرەك بولغان شەرتلەر

بۇ، ھەجنى ئادا قىلىشنىڭ پەرز بولۇشى ئۈچۈن لازىم بولىدىغان شەرتلەردۇر. ئەگەر بىر ئادەمدە بۇ شەرتلەر يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتۈلگەن مەزكۇر شەرتلەر بىلەن بىرلىكتە تېپىلسا، ھەج قىلىش ئۇ ئادەمنىڭ ئۆزىگە پەرز بولىدۇ.

1. تەننىڭ كېسەللەردىن ۋە ھەرتۈرلۈك ئاپەتلەردىن خالى بولۇشى. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆرگە، ئولتۇرۇپ قالغان ئادەمگە، ئېغىر كېسەل كىشىگە، يول يۈرەلمەيدىغان ۋە ھەجنىڭ جاپا مۇشەققەتلىرىنى كۆتۈرەلمەيدىغان بەك قېرى ئادەمگە ئوخشاش كىشىلەرنىڭ، ئۆزلىرىگە ھەج قىلىش پەرز بولمايدۇ. ھەج، ئۇلارنىڭ مال مۈلكىگە پەرز بولىدۇ. يەنى ئۇلار ھەجگە ئۆزلىرى بارماي ھەجنىڭ پۈتۈن چىقىملىرى بېرىپ ئورنىدا ھەجگە باشقىلارنى شۇ چاغدا ئەۋەتىدۇ. ياكى ئۆلۈپ قالغاندىن كېيىن ئۆزىنىڭ مال مۈلكى بىلەن باشقا بىرسىنىڭ ئۇنىڭ ئورنىدا ھەج قىلىپ قويۇشىغا ۋەسىيەت قىلىدۇ.

2. يولنىڭ، ئۆزى ۋە مال دۇنياسى ئۈچۈن بىخەتەر بولۇشى. كىمكى بىرەر زالىمنىڭ ياكى دۈشمەننىڭ ياكى بۆلاڭچىنىڭ ئۆزىگە ياكى مال مۈلكىگە زىيان زەخمەت سېلىپ قويۇشىدىن ئەندىشە قىلسا، ھەجنى ئادا قىلىش ئۇنىڭ ئۆزىگە پەرز بولمايدۇ. ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ ئورنىدا ھەج قىلىش ئۈچۈن باشقا بىرسىنى ئەۋەتىدۇ ياكى ئۇ ئۆزى ئۆلگەندىن كېيىن بىرسىنىڭ ئۇنىڭ ئورنىدا ھەج قىلىپ قويۇشى ئۈچۈن ۋەسىيەت قالدۇرىدۇ. تۈرمىگە تاشلانغان كىشىنىڭ ۋە ھەجگە بېرىشتىن چەكلەنگەن كىشىنىڭ ھۆكمىمۇ يولدا ئۆزىگە ياكى مال مۈلكىگە بىرەر زىيان زەخمەتنىڭ يېتىشىدىن ئەندىشە قىلغان ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش.

3. ھەجگە بارماقچى بولغان ئادەم ئايال كىشى بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئۆيى بىلەن مەككىنىڭ ئارىسىدا سەپەرنىڭ مۇساپىسى يەنى ئەڭ ئاز 89 كىلو مېتىر يول بولسا، ئۇ ئايال بىلەن ئۇنىڭغا مەھرەم بولالايدىغان بىرەر كىشى ياكى ئۇنىڭ ئېرى بىللە بېرىشى شەرتتۇر.

ئىمام شافئىي ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن! «ئەگەر ئايال كىشى ھەج قىلىش ئۈچۈن ئىشەنچلىك بىر توپ ئاياللارغا قېتىلىپ بارماقچى بولسا، پەقەت پەرز ھەجگىلا مەھرەمسىز ياكى ئېرىسىز بارسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى ئايال بىر توپ ئىشەنچلىك ئاياللار بىلەن بىللە بولىدىغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا بىرەر يامانلىق كېلىپ قالمايدۇ» دەيدۇ.

4. بىر ئايال ئۆزى بىلەن بىللە ھەجگە بېرىپ بېرىش ئۈچۈن مەھرەم تاپقان بولسا، ئۇ

ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئۇ ئايالنى پەرز ھەجگە بېرىشتىن توسۇش ھەققى يوق. چۈنكى پەرز ھەجنى ئادا قىلىش ئەرنىڭ ھەققىدىن ئەلادۇر.

5. ئەگەر ئايالنىڭ مەھرىمى بولمىسا، ھەجگە بېرىش ئۈچۈنلا ھەجگە بارىدىغان بىر ئادەم بىلەن ئۈيلىنىشى توغرا ئەمەس. ئەگەر ئۇ ئايال ئۆلگەنگە قەدەر بىر مەھرەم تاپالمىسا، ئۆلگەندە ئۇنىڭ مال مۈلكىنى چىقىم قىلىپ بېرىپ ئۇنىڭ نامىدىن ھەج قىلىپ قويۇش ئۈچۈن ۋەسىيەت قالدۇرۇشى لازىم.

6. ئايال ئۆزىنىڭ يۇرتىدىكى ئادەملەر ھەجگە مېڭىشقا تەييارلىنىۋاتقاندا تالاقىنىڭ ياكى ئېرى ئۆلۈپ كەتكەنىنىڭ ئىددىتىنى تۇتۇۋاتقان بولماسلىقى لازىم. ئەگەر ئايال ئىددەت تۇتۇۋاتقان تۇرۇپ ياكى مەھرەمسىز ياكى ئېرىسىز ھەج قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ھەجى توغرا بولىدۇ، لېكىن گۇناھكار بولغان ھېسابلىنىدۇ.

## 663. سۇئال: ھەجگە بېرىشتىن بۇرۇن قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار

ھەج ياكى ئۆمرە سەپىرىگە ئاتلانماقچى بولغانلار تۆۋەندىكىلەرنى قىلىدۇ :

1) ھەج ياكى ئۆمرە قىلماقچى بولغان ئادەمنىڭ بۇ ئىبادەتلەر بىلەن پەقەت ئاللاھ تائالانىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى مەقسەت ۋە غايە قىلىشى.

2) بالا-چاقىلىرىغا شەرئەت ئەھكاملىرىغا رىئايە قىلىش، ئاللاھ تائالا بۇيرىغانلارنى تولۇق ئورۇنلاش ۋە توسقانلىرىنى تەرك ئېتىش ھەققىدە ۋەسىيەت قىلىشى.

3) ئۈستىدە قەرز بولسا تۆلەش، بالا –چاقىلىرى ۋە ئۇرۇق –تۇغقانلىرى بىلەن رازىلىشىشى، باشقىلاردىن ئېلىشى بولسا، بالا –چاقىلىرىغا يېزىپ ۋە گۇۋاھچىلارنى گۇۋاھ قىلىپ قالدۇرۇشى، ۋەسىيەتلىرى بولسا قىلىۋېلىشى.

4) ھەج ۋە ئۆمرە قىلىشنىڭ قائىدە – تەرتىبلىرىنى ياخشى ئۆگىنىش، ھەج قوللانمىسىدىن بىرنى پۈتۈن سەپىرى بويىچە ئۆزىگە ھەمراھ قىلىشى.

5) ھەرەمگە بېرىپ كەلگۈچىلىك بارلىق چىقىملار ئۈچۈن ھالال پۇل ئىشلىتىشى.

6) پۈتۈن سەپىرى ئىچىدە تازىلىققا، پاكىزلىققا زور ئەھمىيەت بېرىشى.

# ئىككىنچى باپ. ھەجنىڭ پەرىز، ۋاجىب، سۈننەتلىرى

## 664. سۇئال: ھەجنىڭ پەرزلىرى

ھەجنىڭ پەرزلىرى ئۈچ بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە: ھەج قىلىشنى نىيەت قىلىپ ئېھرام باغلاش. ئەرەفاتتا تۇرۇش. كەبىنى تاۋاپ قىلىش.

## 665. سۇئال: ھەج قىلىشنى نىيەت قىلىپ ئېھرام باغلاش

ئېھرام باغلاش ھەجنىڭ ئىچىگە كىردى دېمەكتۇر. ئېھرام باغلاش ھەجگە نىيەت قىلىش بىلەن تەلبىيە ئېيتىشتىن تەركىب تاپىدۇ. نىيەت بىلەن تەلبىيەنىڭ ئارىلىقى ئايرىلىپ كەتمەسلىكى لازىم. خۇددى نامازغا، ناماز ئوقۇشقا نىيەت قىلىش بىلەن قولاق قېقىپ تەكبىر ئېيتىپ كىرگەنگە ئوخشاش ھەجگىمۇ نىيەت قىلىش بىلەن تەلبىيە ئېيتىپ كىرىدۇ. ئاللاھ تائالانى ئۇلۇغلايدىغان ھەر قانداق بىر دۇئانى ئوقۇش تەلبىيەنىڭ ئورنىدا ھېسابلىنىدۇ.

## 666. سۇئال: ئۆز ۋاقتىدا كېلىپ ئەرافات تېغىدا تۇرۇش

ئەرافات تېغىدا ئازراق بولسىمۇ تۇرۇش ھەجنىڭ بىر پەرزىدۇر. ئەرافات تېغىدا تۇرۇشنىڭ ۋاقتى

زۇلھەججى ئېيىنىڭ 9- كۈنى، كۈن ئېگىلگەندىن تارتىپ تاكى 10- كۈنىنىڭ ياكى قۇربان ھېيت كۈنىنىڭ تېڭى ئاتقانغا قەدەر داۋام قىلىدۇ. كىمكى مۇشۇ مۇددەت ئىچىدە ئەرافات تېغىدا ئازراق بولسىمۇ تۇرۇشقا ئۈلگىرەلمىسە، ئۇ ئادەم ھەج قىلمىغان ھېسابلىنىدۇ.

**667. سۇئال: كەبىنى زىيارەت تاۋاپ قىلىش**

ئاللاھ تائالا كەبىنى تاۋاپ قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: ئاندىن ئۇلار كىرلىرىنى تازىلىسۇن (يەنى ئېھرامدىن چىققاندىن كېيىن چاچلىرىنى، تىرناقلىرىنى ئالسۇن)، ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئىبادەتلىرىنى ئادا قىلسۇن، قەدىمىي بەيت (يەنى بەيتۇللاھنى) تاۋاپ قىلسۇن [سۇرە ھەج -29].

پەرز ئىسمىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسىنىڭ قەستەن ياكى سەھۋەنلىكتىن تەرك قىلىنىشى بىلەن قىلغان ھەج بېكار بولىدۇ. يەنە بىر يىلى قايتىدىن قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.

**668. سۇئال: ھەجنىڭ ۋاجىبلىرى دىگەن نىمە؟**

ھەجنىڭ ۋاجىبلىرى بولسا، ئۇ ۋاجىبلار قىلىنماي قالغانلىقى ئۈچۈن ھەج بۇزۇلۇپ كەتمەيدىغان، لېكىن ھەجنىڭ كامىللىقىغا نوقسان يەتكۈزۈپ قويىدىغان كەمچىلىكلەردۇر. ھەجنىڭ كامىللىقىغا نوقسان يەتكۈزۈپ قويغان كەمچىلىك قۇربانلىقنىڭ شەرتىگە توشىدىغان بىر ھايۋاننى جازا ئۈچۈن ئۆلتۈرۈش بىلەن تولۇقلىنىدۇ.

**669. سۇئال: ھەجنىڭ ۋاجىبلىرى**

1) ئېھرام باغلاشقا بەلگىلەنگەن ئورۇ ندىن ئېھرام باغلاپ كېلىش.

ئېھرام باغلاش ئۈچۈن بەلگىلەپ بېرىلگەن يەرلەر- زۇلھۇلەيفە، جۇھپە، قىرنۇن، زاتۇئىرقىن، يەلەملەم. بۇ يەرلەرنىڭ بەلگىلىنىپ بېرىلىشى ھەدىس ئارقىلىق بولغاندۇر.

2) سافا بىلەن مەرۋە ئارىسىدا سەئى قىلىش مېڭىش.

3) سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىسىدا ئايلانماقچى بولغاندا ئايلىنىشنى سافا تىغى تەرەپتىن باشلاش.

4) ئايلىنىشنى تاۋاپتىن كىيىن قىلىش.

5) تاۋاپ بىلەن ئايلىنىشنى مىڭىپ قىلىش.

6) تاۋاپنى تاھارەت بىلەن قىلىش.

7) تاۋاپ قىلغاندا ئۇياتلىق يەرلەرنى يېپىش.

8) تاۋاپنى قارا تاشنىڭ ئۇدۇلىدىن باشلاش.

9) تاۋاپنى ئوڭ تەرەپتىن باشلاش.

10) تاۋاپتىن كىيىن ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇش.

11) زىيارەت تاۋاپنى قۇربان ھېيت كۈنلىرىنىڭ بىرىدە قىلىش. زىيارەت تاۋاپنى قىلىشنىڭ مۇددىتى قۇربان ھېيت كۈنىنىڭ بىرىنچى كۈندىن تارتىپ تاكى 10- كۈنىنىڭ كۈنى كىرىپ كېتىشكە ئازراق قالغانغا قەدەر داۋام قىلىدۇ.

12) ئەرافات تېغىدا تاكى كۈن كىرىپ كەتكىچە تۇرۇش.

13) مۇزدەلىفەدە تۇرۇش. ئەمما بىر كېچە قونۇش سۈننەت.

14) شام نامىزى بىلەن خۇپتەن نامىزىنى كېچىكتىرىپ مۇزدەلىفەدە ئوقۇش.

15) شەيتانغا تاش ئېتىش.

16) تاش ئېتىشنى كېچىكتۈرمەسلىك.

17) باشنى چۈشۈرۈش ياكى چاچنى قىسقارتىش.

18) بىرەر جانلىق ئۆلتۈرۈپ قۇربانلىق قىلىش.

19) ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى تەرتىپ بىلەن قىلىش.

20) چاچنى ئۆز ۋاقتىدا ، ئۆز يېرىدە چۈشۈرۈش.

21) ۋىدا تاۋىپىنى قىلىش.

### 670. سۇئال: ھەجنىڭ ۋاجىپلىرىنى تەرك قىلغان كىشىنىڭ ھۆكۈمى

ۋاجىب ئىسمىنى ئالغان ئىشلاردىن بىرەرسى قەستەن ياكى سەھۋەنلىكتىن تەرك قىلىنسا ھەج بۇزۇلمايدۇ. بىراق بىر قوي قۇربانلىق قىلىپ، ئۇنىڭ گۆشىدىن يېمەستىن ھەممىسىنى مەككىدە كەمبەغەللەرگە تارقىتىپ بېرىش، ئۇنىڭغا قۇدرىتى يەتمىسە ھەج كۈنلىرىدە ھېيت كۈنىدىن بۇرۇن ئۈچ كۈن، يۇرتىغا قايتقاندىن كېيىن يەتتە كۈن، جەمى 10 كۈن روزا تۇتۇش بىلەن نوقسان تولۇقلىنىدۇ.

### 671. سۇئال: ھەجنىڭ سۈننەتلىرى

ھەجنىڭ موھىم دەپ قارالغان سۈننەتلىرى تۆۋەندىكىچە :

1) ئېھرام باغلاشتىن ئاۋۋال يۇيۇنۇش.

2) ئېھرام باغلاپ بولۇپ، ئىككى رەكئەت نا ماز ئوقۇش. « لەببەيكە » دۇئاسىنى ئېيتىش.

3)ئېھراملىق ئۈچۈن ئىككى پارچە ئاق، يېڭى ياكى يۇيۇلغان پاكىز ماتېرىيال ئىشلىتىش.

4) مەككىنىڭ سىرتىدا ئولتۇرىدىغان ئادەم تاق ھەجگە ياكى جۈپ ھەجگە ئېھرام باغلاپ مەككىگە كەلگەن ۋاقتىدا مەككىگە كېلىش تاۋاپىنى قىلىش.

5) ئىمامنىڭ زۇلھەججى ئېيىنىڭ يەتتىنچى كۈنى مەككىدە، توققۇزۇنچى كۈنى ئەرافاتتا ۋە ئون بىرىنچى كۈنى مىنادا بولۇپ ئۈچ يەردە خۇتبە ئوقۇشىدۇر.

6) زۇلھەججى ئېيىنىڭ سەككىزىنچى كۈنى مەككىدىن مىنا تېغىغا چىقىپ كېتىش. ھەتتا بەش ۋاخ نامازنى مىنا تېغىدا ئوقۇش ئۈچۈن مىناغا چىقىدىغان ئادەم زۇلھەججى ئېيىنىڭ سەككىزىنچى كۈنىنىڭ بامدات نامىزىدىن كېيىن چىقىپ كېتىدۇ.

7) ئەرافات كېچىسى يەنى زۇلھەججى ئېيىنىڭ توققۇزۇنچى كۈنى تاڭ يورۇيدىغان كېچە مىنا تېغىدا يېتىش.

8) زۇلھەججىنىڭ توققۇزۇنچى كۈنى كۈن چىققاندىن كېيىن مىنادىن ئەرافاتقا مېڭىش.

9) ئەرافات تېغىدا پېشىن نامىزىدىن ئىلگىرى يۇيۇنۇش.

10) ئەرافاتتىن چۈشكەندىن كېيىن ئونىنچى كۈنى تاڭ يورۇيدىغان كېچە مۇزدەلىفىدە يېتىش.

11) زۇلھەججى ئېيىنىڭ ئونىنچى كۈنى مۇزدەلىفىدىن مىنا تېغىغا كىن چىقىشتىن ئىلگىرى قوزغىلىپ بولۇش.

12) مىنا كۈنلىرىنىڭ ھەممە كېچىسىدە مىنا تېغىدا يېتىش.

13) ئېھرام باغلىغاندىن باشلاپ تاكى قۇربان ھېيت كۈنىنىڭ بىرىنچى كۈنى شەيتانغا تۇنجى تاشنى ئاتقانغا قەدەر تەلبىيەنى كۆپ ئېيتىش.

# ئۈچىنچى باپ. ئۆمرە ھەج

## 672. سۇئال: ئۆمرە قىلىشنىڭ ھۆكمى ۋە پەزىلىتى

ئۆمرە بەيتۇللاھنى زىيارەت قىلىش دېگەن مەنىدە بولۇپ، ئۆمرىدە بىر قېتىم ئۆمرە قىلىش تەكىتلەنگەن سۈننەتتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئۆمرە ئىككىنچى ئۆمرىگىچە بولغان ئارىلىقتا سادىر بولغان گۇناھلارغا كاپارەت بولىدۇ، مەقبۇل بولغان پەرز ھەجنىڭ مۇكاپاتى پەقەتلا جەننەتتۇر. (بۇخارى: 1773)

## 673. سۇئال: ئۆمرە ھەجنىڭ ۋاقتى

بىر يىلنىڭ ئىچىنىڭ ھەممىسىدە ئۆمرە ھەج قىلىشقا بولىدۇ. لېكىن ئەرافات كۈنى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى تۆت كۈن ئىچىدە ئۆمرە ھەجگە ئېھرام باغلاش ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر. چۈنكى بۇ كۈنلەر مەخسۇس پەرز ھەجنىڭ پائالىيەتلىرى ئۈچۈن ئايرىلغان كۈندۇر. ئۆمرە ھەجنى ئادا قىلىدىغان ئەڭ ياخشى ۋاقىت بولسا، رامىزان ئېيىدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەنسارىلاردىن ئۇممۇ سىنان ئىسىملىك بىر ئايالدىن: نېمە ئۈچۈن بىز بىلەن بىللە ھەج قىلغىلى بارمايسەن؟ دەپ سورىدى. ئۇ ئايال: ئېرىمنىڭ سۇ توشۇيدىغان ئىككى تۆگىسى بار ئىدى، بىرىدە ئېرىم ۋە ئۇنىڭ ئوغلى ھەج قىلىدۇ، يەنە بىرىنى (سۇ توشۇپ) ئائىلىمىزنىڭ ئېھتىياجىنى قامدايمىز، دەپ جاۋاب بەردى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: (ئۇنداق بولسا رامىزاندا ئۆمرە قىلارسەن) چۈنكى رامىزاندا قىلىنغان ئۆمرىنىڭ ساۋابى، ھەجنىڭ ياكى مەن بىلەن بىللە قىلغان ھەجنىڭ ساۋابىغا باراۋەر بولىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 1256)

## 674. سۇئال: ئۆمرە ھەجنىڭ پائالىيەتلىرى

1) ئۆمرە قىلىشنى نىيەت قىلىپ، ئېھرام باغلاش.
2) كەبىنىڭ ئەتراپىنى يەتتە قېتىم ئايلىنىپ تاۋاپ قىلىش.
3) سافا بىلەن مەرۋەنى يەتتە قېتىم سەئى قىلىش.
4) ئاخىرىدا باشنى چۈشۈرۈش ياكى چاچنى قىسقارتىش.

ئۆمرە ھەجگە باغلىنىدىغان ئېھرامنىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ ھەممىسى پەرز ھەجگە باغلىنىدىغان ئېھرامنىڭ ھۆكۈملىرى بىلەن ئوپمۇ ئوخشاشتۇر.

ئۆمرە ھەجدە ئەرافات تېغىدا ۋە مۇزدەلىفەدە تۇرۇش، شەيتانغا تاش ئېتىش، مەككىگە كېلىش ۋە خوشلۇشۇش تاۋاپىنى قىلىش پائالىيەتلىرى يوقتۇر.

# تۆتىنچى باپ. ھەجنىڭ تۈرلىرى

## 675. سۇئال: ھەجنىڭ تۈرلىرى

ھەج ئۈچ تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلار ھەج ئىفراد، ھەج تەمەتتۇ ۋە ھەج قىراندۇر.

## 676. سۇئال: تاق ھەج ( ھەج ئىفراد)

ھەج ئىفراد يەككە ھەج دېگەن مەنىدە بولۇپ، ھەج ئايلىرىدا ئۆمرە قىلماستىن، پەقەت ھەجنىلا نىيەت قىلىپ ئېھرام باغلاش بىلەن قىلىنىدىغان ھەجدۇر.

## 677. سۇئال: بەھرىمان ھەج (ھەج تەمەتتۇ )

ھەج تەمەتتۇ بەھەرىمەن ھەج دېگەن مەنىدە بولۇپ، ھەج ئايلىرىدا ھەج بىلەن ئۆمرە ئىككىسىنى ئايرىم ــ ئايرىم ئېھرام باغلاش بىلەن ئادا قىلىنىدىغان ھەجدۇر.

بۇ ئادەم ئۆمرە ھەجىنىڭ پائالىيەلتىرىنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كيىن ئىھرامدىن چىقىپ ئىھرامسىز ھالەتتە مەككىدە تاكى زۇلھەججە ئىيىنىڭ 8ـ كۈنگە قەدەر بارلىق ھالال نەرسىلەردىن بەھرىمان بولۇپ تۇرىدۇ. زۇلھەججە ئىيىنىڭ 8ـ كۈنى پەرىز ھەجگە مەككىدىن ئىھرام باغلايدۇ. ئاندىن ھەجنىڭ بارلىق پائالىيەتلىرىنى ئادا قىلىدۇ.

بەھرىمان ھەج قىلغان ئادەمگە قۇربان ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنى شەيتانغا تاش ئېتىپ بولغاندىن كېيىن چېچىنى چۈشۈرۈپ ياكى قىسقارتىپ ئېھرامدىن چىقىشتىن ئىلگىرى بىر قوي قۇربانلىق قىلىش لازىم بولىدۇ.

## 678. سۇئال: تەمەتتۇئ (بەھرىمان) ھەجنىڭ شەرتلىرى

1) ئۆمرە تاۋاپىنىڭ ھەممىسىنى ياكى كۆپ قىسمىنى ھەج ئايلىرىنىڭ ئىچىدە قىلىش لازىم. ئەگەر بىر ئادەم ئۆمرە ھەجىنى رامىزان ئېيىدا قىلغان ۋە شۇ يىلى پەرز ھەج قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم بەھرىمان ھەج قىلغان ھېسابلانمايدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆمرە ھەجىنىڭ ئۈچ قېتىملىق تاۋاپىنى رامىزان ئېيىدا قىلغان ۋە كېيىن شەۋۋال ئېيى كىرىپ قىلىپ قالغانلىرىنى شەۋۋال ئېيىدا قىلغان ۋە شۇ يىلى پەرز ھەج قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم بەھرىمان ھەج قىلغان ھېسابلىنىدۇ.

2) ئۆمرە ھەجىنى پەرز ھەجدىن ئىلگىرى قىلىش لازىم. يەنى پەرز ھەجگە ئېھرام باغلاشتىن ئىلگىرى ئۆمرە ھەجىنى ئاياغلاشتۇرۇپ بولۇش لازىم.

3) ئۆمرە ھەج بىلەن پەرز ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى بىر قېتىملىق سەپەردە قىلىش لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئادەم ئۆمرە ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن ۋەتىنىگە قايتىپ كېلىپ شۇ يىلنىڭ ئۆزىدە يەنە تەكرار پەرز ھەجگە بارغان بولسا، ئۇ ئادەم بەھرىمان ھەج قىلغان ھېسابلانمايدۇ.

4) ئۇ ئادەم ئېھرام باغلاشقا بەلگىلەپ بېرىلگەن يەرلەرنىڭ سىرتىدا ئولتۇرىدىغان ۋە مەككىنى ۋەتەن قىلىپ مەڭگۈ مەككىدە ئولتۇرۇشنى نىيەت قىلمىغان ئادەم بولۇش لازىم. چۈنكى مەككىدە ۋە مەزكۇر يەرلەرنىڭ ئىچىدە ئولتۇرىدىغان ئادەملەرنىڭ بەھرىمان ھەجىنى قىلىشى توغرا ئەمەستۇر.

## 679. سۇئال: جۈپ ھەج (ھەج قىران ) نىڭ پائالىيەتلىرى

ھەج قىران دېگەن، ئۇلانما ھەج دېگەن مەنىدە بولۇپ، ھەج بىلەن ئۆمرە ئىككىسىنى ئادا قىلىشنى نىيەت قىلغان ھالدا ئىھرام باغلاپ، باغلىغان شۇ ئىھرام بىلەن ئاۋۋال ئۆمرىنى، ئاندىن پەرز ھەجنى ئادا قىلىنىدىغان ھەجدۇر.

1. بۇ ھەج، ھەم ئۆمرە ھەج، ھەم پەرز ھەج بىر ئېھرام بىلەن ئادا قىلىنغانلىقى ئۈچۈن جۈپ ھەج دەپ ئاتىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن جۈپ ھەج قىلماقچى بولغان ئادەم ئېھرام باغلىغانلىق ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان ئىككى رەكەت نامازدىن كېيىن « ئەللاھۇممە ئىننى ئۇرىدۇل ئۆمرە ۋەلھەججە فەيەسسىرھۇما لى ۋە تەقەببەلھۇما مىننى » دەيدۇ. تەلبىيە ئېيتقاندىمۇ « لەببەيكە بىھەججەتىن ۋە ئۆمرەتىن مەئان » دەپ ئۇ ئىككىسىنى قوشۇپ تەلبىيە ئېيتىدۇ.

2. جۈپ ھەج قىلىشقا ئېھرام باغلىغان ئادەم مەككىگە كىرىپ دەسلەپ كەبىنى يەتتە قېتىم

تاۋاپ قىلىدۇ. يەتتە قېتىم تاۋاپنىڭ ئەۋۋەلقى ئۈچ قېتىملىق تاۋاپتا سوكۇلداپ ماڭىدۇ. تاۋاپتىن كېيىن سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىدۇ. مانا بۇ ئۆمرە ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىدۇر.

3. سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئېھرامدىن چىقىپ كەتمەيلا پەرز ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى باشلاپ مەككىگە كېلىش تاۋاپىنى قىلىدۇ، ئاندىن سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىدۇ، ئاندىن پەرز ھەجنىڭ قالغان پائالىيەتلىرىنى خۇددى تاق ھەج قىلىدىغان ئادەمگە ئوخشاشلا قىلىدۇ.

4. جۈپ ھەجدىمۇ ئۆمرە ھەجنىڭ پائالىيەتلىرى پەرز ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىدىن ئىلگىرى قىلىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا «ئەمىنلىكتە بولغان چېغىڭلاردا ئاراڭلاردىن ئۆمرە قىلغاندىن كېيىن ھەج قىلىشتىن بەھرىمەن بولغان ئادەم يەنى ھەجدىن بۇرۇن ئۆمرە قىلىپ تاماملىغان ئادەم نېمە ئوڭاي بولسا، شۇنى قۇربانلىق قىلسۇن» دەپ بەھرىمان ھەج قىلغان ئادەمنىڭ ئۆمرە ھەجنى، پەرز ھەجدىن بالدۇر قىلغانلىقىنى بايان قىلدى. بۇ ئايەت گەرچە بەھرىمان ھەج قىلغان ئادەم ھەققىدە كەلگەن بولسىمۇ، ئايەتنىڭ ھۆكمى جۈپ ھەج قىلىدىغان ئادەمنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى جۈپ ھەجنىڭ بەزى ھۆكۈملىرى بەھرىمان ھەجنىڭ ھۆكۈملىرىگە ئوخشۇشۇپ كېتىدۇ.

5. جۈپ ھەج قىلىشقا ئېھرام باغلىغان ئادەم، بىرىنى ئۆمرە ھەج ئۈچۈن يەنە بىرىنى پەرز ھەج ئۈچۈن نىيەت قىلىپ ئىككى قېتىم ئارقىمۇ ـ ئارقا كەبىنى تاۋاپ قىلغان ، ئاندىن بىرىنى ئۆمرە ھەج ئۈچۈن، يەنە بىرىنى پەرز ھەج ئۈچۈن نىيەت قىلىپ سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئارقىمۇ ـ ئارقا ئىككى قېتىم ئايلانغان بولسا، ئۇ ئادەم يەنە توغرا ئىش قىلغان بولىدۇ.

6. لېكىن ئۇ ئادەم، ئەسلىدە پەرز ھەجنىڭ پائالىيەتلىرى باشلىنىشتىن ئىلگىرى قىلىنىدىغان ئۆمرە ھەجنىڭ ئايلىنىشنى ھەجنىڭ تاۋاپىدىن كېيىن قىلغانلىقى ۋە ئەسلىدە ئۆمرە ھەجنىڭ پائالىيەتلىرى ئاياغلىشىپ بولغاندىن كېيىن قىلىنىدىغان پەرز ھەجنىڭ تاۋاپىنى ئۆمرە ھەجنىڭ ئايلىنىشىدىن ئىلگىرى قىلغانلىقى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ.

7. ھەج ئىفراد قىلغۇچىلارغا قۇربانلىق قىلىش ۋاجىب ئەمەس، ئەمما ھەج تەمەتتۇ ياكى ھەج قىران قىلغۇچىلارغا قۇربانلىق قىلىش ۋاجىبتۇر.

### 680. سۇئال: جۈپ ھەجنىڭ شەرتلىرى

1) پەرز ھەج بىلەن ئۆمرە ھەجگە بىللە ئېھرام باغلاش.

2) جۈپ ھەج قىلماقچى بولغان ئادەم ئەرافات تېغىدا تۇرۇشتىن ئىلگىرى ئۆمرە ھەجنىڭ تاۋاپىنى قىلىش لازىم.

3) ئۆمرە تاۋاپىنىڭ ھەممىسىنى ياكى كۆپ قىسمىنى ھەج ئايلىرىدا ئادا قىلىش لازىم.

4) جۈپ ھەج قىلىدىغان ئادەممۇ خۇددى بەھرىمان ھەجنىڭكىدەك ئېھرام باغلاشقا بەلگىلەپ بېرىلگەن مەزكۇر يەرلەرنىڭ سىرتىدىن كەلگەن بولۇشى لازىم.

5) پەرز ھەجنىڭ ۋاقتىنى ئۆتكۈزۈۋەتمەسلىكى لازىم. جۈپ ھەجنىڭ پەزىلىتى بەھرىمان ھەجگە قارىغاندا يۇقىرىدۇر. چۈنكى جۈپ ھەجنى ئادا قىلىش بەھرىمان ھەجگە قارىغاندا قىيىندۇر.

## بەشىنچى باپ. ھەج پائالىيىتىنىڭ جەريانى

### 681. سۇئال: ھەج سەپىرىدىن بۇرۇن قىلىدىغان ئىشلار

1. بىر ئادەم ھەج قىلماقچى بولسا، ھەتتا قىلغان ھەجنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن شۈبھە يوق ۋە

هالال مال دۇنيادىن، ھەج قىلىش جەريانىدا ئىشلىتىدىغان ھەجنىڭ چىقىملىرىنى تەييارلايدۇ.

2. ئۇنتۇپ قالغان ياخشى ئىشلىرىنى ئەسلىتىپ تۇرىدىغان ۋە بىز بىر ئاز بۇرۇن بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك كېسەل بولۇپ قېلىپ ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى قىلالماي قالسا، ياردەملىشىدىغان ياخشى ئادەمدىن بىرىنى سەپەردە ھەمراھ قىلىدۇ.

3. ئۇ ئادەم ھەج سەپىرىگە چىقىشتىن ئىلگىرى ھەتتا قىلغان ھەجى شەرىئەت ئەھكاملىرىغا ئۇيغۇن بىر ھالەتتە بولۇش ئۈچۈن ھەجنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئۆگىنىشى ناھايىتى ياخشىدۇر.

4. ئۇ ئادەم ھەج سەپىرىگە چىقىشتىن ئىلگىرى قۇلۇم قوشنا ۋە يۇرت مەھەللىدىكى ئادەملەرنى زىيارەت قىلىپ ئۇلار بىلەن رازىلىششى ۋە ئۇلارنىڭ دۇئاسىنى ئېلىشى لازىم.

5. ئەگەر ھەجگە چىقماقچى بولغان ئادەمنىڭ ئاتا ئانىسى بولسا، ھەجگە مېڭىشتىن ئىلگىرى ئاتا ئانىسىدىن رۇخسەت ئېلىش لازىم. ئەگەر ئاتا ئانىنىڭ بىرى بالىنىڭ خىزمىتىگە ئېھتىياجى بولغانلىقى ئۈچۈن بالىنىڭ ھەجگە بېرىشىگە قوشۇلمىغان ۋە بالىنىڭ بارماقچى بولغان ھەج ئۇنىڭ ئۈچۈن نەپلە ھەج بولىدىغان بولسا ، بۇ ھالەتتە بالىنىڭ ھەجگە بېرىشى مەكرۇھتۇر. چۈنكى ئاتا ئانىغا بويسۇنۇپ ئۇلارنىڭ خىزمىتىنى قىلىش نەپلە ھەج قىلغاندىن ياخشىدۇر. ئەگەر ئۇ بالىنىڭ بارماقچى بولغان ھەجى پەرز ھەج بولىدىغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇ بالا ھەجگە ماڭىدۇ. چۈنكى پەرز ھەجنى ئادا قىلىش ئاتا ئانىغا بويسۇنۇشتىن ياخشىدۇر.

6. قەرىزدار ئادەمنىڭ ھەتتا ئىگىللىرىدىن رۇخسەت ئالماي تۇرۇپ ھەجگە بېرىشى مەكرۇھتۇر.

7. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش يۈزىسىدىن ھەج قىلماقچى بولغان ئادەمنىڭ سەپەرگە پەيشەنبە كۈنى چىقىشى مۇستەھەپتۇر. ئەگەر سەپەرگە پەيشەنبە كۈنى چىقالمىسا، دۈشەنبە كۈنى ئەتتىگەندىلا چىقىدۇ. ئۆيىدىن چىقىشتىن ئىلگىرى ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئۆيىگە قايتىپ كەلگەندىن كېيىنمۇ ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇيدۇ.

8. ئۆيىدىن خۇش كۆڭۈل بىلەن چىقىدۇ ۋە يول بۇيى ئاللاھ تائالادىن قورققان ھالەتتە ماڭىدۇ. ھەج سەپىرىدە تىجارەت بىلەن شۇغۇللانماستىن پۈتۈن سەپىرىنى ئاللاھ تائالاغا تائەت ۋە ئىبادەت قىلىشقىلا ئاجرىتىش ئەڭ ياخشىدۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم ھەج سەپىرىدە تىجارەت قىلىپ قالسا، يەنە ئۇنىڭ ساۋابى كەم بولۇپ قالمايدۇ.

## 682. سوئال: ئېھرامغا كىرىشتە قىلىدىغان ئىشلار

1. ئېھرام باغلايدىغان چاغدا، ئەگەر چېچىنى چۈشۈرۈشكە كېرەكلىك بولۇپ قالغان بولسا، چېچىنى چۈشۈرۈشى مۇستەھەپتۇر. ئەگەر چېچىنى چۈشۈرمىسە، ئۇنى تارايدۇ. بۇرۇتىنى قىسقارتىدۇ. پۇت قوللىرىنىڭ تىرناقلىرىنى ئالىدۇ. قولتۇقىنىڭ تۈكلىرىنى يوڭدايدۇ. جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئەتراپىدىكى تۈكلەرنى تازىلايدۇ.

2. ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىۋالىدۇ.

3. تىكىلگەن بارلىق كىيىملەرنى سېلىپ تاشلايدۇ. بېشىنى يۆگىمەيدۇ. ئاياغ، پايپاق ۋە پەلەي كەيمەيدۇ.

4. ئەگەر مۇمكىن بولسا، يۇيۇنىدۇ. ئەگەر يۇيۇنىش مۇمكىن بولمىسا، تاھارەت ئالىدۇ. ئەگەر سۇ يوقلۇق ياكى بىرەر كېسەل سەۋەبىدىن تاھارەت ئالالمىسا ياكى يۇيۇنالمىسا ئېھرام باغلاپ بولۇپ ئوقۇش سۈننەت بولغان ناماز ئۈچۈن تەيەممۇم قىلىدۇ. يەنى تەيەممۇم قىلىپ شۇ نامازنى ئوقۇيدۇ. ئېھرام باغلاشتىن ئىلگىرىكى يۇيۇنۇش بولسا، تاھارەتسىزلىككە ئوخشاش مەنىۋي

مەينەتچىلىكتىن پاكىزلىنىش ئۈچۈن ئەمەس پەقەت تەر ۋە كىرغا ئوخشاش ھىسسىي مەينەتچىلىكتىن پاكىزلىنىش ئۈچۈندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەيز كۆرۈپ قالغان ياكى نىفاسدار بولۇپ قالغان ئاياللارغىمۇ ئېھرام باغلاشتىن ئىلگىرى يۇيۇنۇش مۇستەھەپتۇر.

5. ئەركىشى ئېھرام دەپ ئاتىلىدىغان ئىككى پارچە رەختنىڭ بىر پارچىسى بىلەن كىندىكىدىن تارتىپ تىزىنىڭ ئاستىغا قەدەر يۆگەيدۇ. يەنە بىر پارچىسىنى دۈلىغا ئارتىدۇ. ئۇ ئىككى پارچە رەختنىڭ رەڭگى ئاق ۋە يېڭى ياكى پاكىز يۇيۇلغان بولۇشى مۇستەھەپتۇر. كىندىكىدىن تارتىپ تىزنىڭ ئاستىغا قەدەر يۆگىگەن پارچە رەختنى ھەتتا قىستا قىستاڭدا چۇشۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئۈستىدىن بىر نەرسە بىلەن باغلىۋالىدۇ. ئېھرامنى ئىككى پارچىدىن ئارتۇق رەخ بىلەن باغلىسىمۇ بولىدۇ.

6. ئەگەر سوغۇقتىن قورقسا بېشى بىلەن يۈزىنى يۆگىمەسلىك شەرتى بىلەن بەدىنىنى تىكىلمىگەن نەرسە بىلەن يۆگىسە بولىدۇ. قوللىرىنى يەڭلىرىگە كىرگىزمەسلىك شەرتى بىلەن دۈلىلىرىغا تىكىلگەن كىيىملەردىن خالىغانچە ئارتىپ ماڭسا بولىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم قوللىرىنى كىيىمنىڭ يەڭلىرىگە كىرگىزمىگەنلىكى ئۈچۈن كىيىمنى كەيگەن ھېسابلانمايدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم سوغۇقتىن قورقمايدىغان بولسا، ئۇنىڭ شۇنداق قىلىشى مەكرۇھتۇر.

7. ئايال كىشى ئېھرام باغلىغان ۋاقتىدىمۇ تىكىلگەن ئۆزىنىڭ كىيىم كېچەكلىرى بىلەن قالىدۇ. ئۇنىڭ ئەركىشىگە ئوخشاش يېرىم يالىڭاچ بولۇشى لازىم ئەمەس. ئايال كىشى ئاياغ، پايپاق ۋە پەلەي كىيىدۇ.

8. ئايال كىشى ئېھرامنىڭ ئىچىدە تورۇپىمۇ بېشىنى يۆگەيدۇ. يۈزىنى ياغلىقى يۈزىنىڭ تىرىسىگە چاپلىشىۋالمىغۇدەك بىر شەكىلدە قىلىپ يۆگەيدۇ.

9. ئەر كىشى ئېھرام باغلاشتىن ئىلگىرى رەڭگى تېنىدە ۋە چاچلىرىدا قېلىپ قالمايدىغان خۇشپۇراق نەرسىنى ئۆزىگە ئىشلىتىدۇ.

10. ئېھرامنى باغلاپ بولۇپ ناماز ئوقۇش مەكرۇھ ئەمەس ۋاقىتتا ئېھرامنىڭ سۈننىتى، دەپ ئاللاھ تائالا ئۈچۈن ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇيدۇ. ئاللاھ تائالادىن گۇناھلىرىنىڭ كەچۈرۈلۈشىنى تىلەيدۇ ۋە بارلىق گۇناھلىرىدىن سەممىي تەۋبە قىلىدۇ. ئاندىن ھەج قىلىشقا كەسكىن ئىرادە باغلاپ ھەجنىڭ نىيىتىنى قىلىدۇ.

## 683. سۇئال: ئېھرامدا تۇرۇپ قىلىش چەكلەنگەن ئىشلار

**1.** جىنسىي ئالاقە قىلىش چەكلەنگەندۇر.

2. باشقىلار بىلەن جېدەللىشىش، ئۇرۇشۇش، تىللىشىش ۋە ھەرقانداق بىر گۇناھنى سادىر قىلىشى. ئاللاھ تائالابۇ ھەقتە مۇنداق دېدى.

3. قۇرۇقلۇق ھايۋانلىرىنى ئۆلاش. ئېھرام باغلىغان ئادەمنىڭ ئوۋ ئوۋلىشى ياكى باشقىلارغا ئوۋنى كۆرستىپ قويۇشى ياكى ئۇنى ئوۋلىشى ئۈچۈن ئەقىل كۆرستىشى ھارامدۇر.

ئەمما ئىلان ـ چايان، سېرىق چاشقان، قارغا، چىشلەيدىغان غالجىر ئىت، چۇسا، پاشا، قوڭغۇز ۋە كىشلەرگە ئەزىيەت بېرىدىغان ھەر قانداق ھايۋان ۋە ھاشارەتلەرنى ئىھرام ئىچىدە بولسىمۇ ئۆلتۈرۈشكە بولىدۇ.

4. تىكىلگەن ھەرقانداق كىيىم كېچەك ۋە ئاياغ كىيىشى. ئەر ـ ئايال ھەر قانداق كىشىنىڭ قوللىرىغا پەلەي كىيىۋېلىشى. ئېھرام باغلىغان ئادەمنىڭ كۆينەككە، ئىشتانغا ۋە دۇپپىغا ئوخشاش

نەرسلەرنى كىيىشى توغرا بولمايدۇ. ئېھرام باغلىغان ئادەمنىڭ مەزكۇر كىيىم كىچەكلەرنى كەيمەي ئاستىدىن ئازراق، ئۈستىدىن ئازراق يېپىپ تۇرىدىغان ئىككى پارچە رەختتىن تەركىپ تاپقان ئېھرامنى كىيىشىنىڭ ھېكمىتى بولسا، ئۇنىڭ ئېھرامنىڭ ئىچىدە ياشىغان جەرياندا ئىبىسىل تۇرمۇشتىن يىراق تۇرۇشى، قورقۇان ۋە ئۆزىنى خار تۇتقان بىر ھالەتتە كىيىنىشى، ئۇنىڭ شۇ ھالەتتە تۇرۇپ ئۆلۈم ۋە كېپەنلىكلىرىنى ئەسلىشى ئۈچۈندۇر. ئۇ يەنە قىيامەت كۈنى بولىدىغان، كىشىلەرنى قەبرىلىرىدىن يالاڭ ئاياغ ۋە يالىڭاچ ھالەتتە تىرىلدۈرۈپ ئېلىپ چىقىپ بىر يەرگە توپلىيالايدىغان كۆرۈنۈشنىمۇ ئەسلىيەلەيدۇ.

5. يۈزىنى ۋە بېشىنى يېپىشى. ئېھرام باغلىغان ئادەم يۈزىنى ۋە بېشىنى يۆگەشتىن ساقلىنىشى لازىم. ئەمما ئاياللار يات ئەرلەر بار جايدىن ئۆتكەندە، ئۇلاردىن جامالىنى قاچۇرۇش ئۈچۈن يۈزىنى يۆگۈالسا بولىدۇ. بۇ چەكلەنگەن ئىشلار قاتارىغا كىرمەيدۇ.

6. ئېھرامغا ۋە بەدەنگە خۇشبۇي نەرسىلەرنى ئىشلىتىش ۋە ئەزالارنى ياغ بىلەن ياغلىشى. ئېھرام باغلىغان ئادەم مەزكۇر نەرسىلەرنى ئىشلىتىشتىن ساقلىنىشى لازىم.

7. چاچنى ۋە ساقاللانى چۈشۈرۈشى. چاچنى، ساقاللانى چۈشۈرۈش ۋە بەدەننىڭ ھەر قانداق بىر يېرىدىن تۈك يۇلۇش توغرا بولمايدۇ. ئەمما ئىختىيارى چۈشۈپ كەتسە ياكى ئېسىدە يوق ئېلىپ تاشلىسا ھېچ ۋەقەسى يوق.

8. تىرنىقنى ئۆزى ئېلىش ياكى باشقىلارغا ئالدۇرۇشى. ئېھرام باغلىغان ئادەم تىرناقلىرىنى ئېلىشتىن ساقلىنىشى لازىم. چۈنكى تىرناقلىرىنى ئېلىش ھەج قىلىدىغان ئادەمدە تېپىلىش لازىم بولىدىغان ئۇنىڭ پاخپاق بولۇش سۈپىتىنى يوقىتىۋىتىدۇ.

9. نىكاھلىنىش ياكى باشقىلارنىڭ نىكاھىنى قىلىش.

## 684. سۇئال: ئىھرامدا چەكلەنگەن ئىشلارنى قىلغان كىشى نېمە قىلىشى كېرەك ؟

ئىھرامدا چەكلەنگەن ئىشلاردىن بىرەرسىنى سادىر قىلغان كىشىنىڭ ئەھۋالى مۇنداق 3 تۈرلۈك بولىدۇ :

1) ئىھرامدا چەكلەنگەن ئىشلاردىن بىرەرسىنى سادىر قىلغان كىشى ئۇنى بىلمىگەنلىكتىن ياكى ئۇنتۇپ قالغانلىقتىن ياكى زورلانغانلىقتىن سادىر قىلغان بولسا، ئۇ كەچۈرۈم قىلىنىدۇ، گۇناھ بولمايدۇ، جازامۇ كەلمەيدۇ.

2) ئەگەر يۇقىرىقىلاردىن بىرەرسىنى ئېھتىياج يۈزىسىدىن بىلىپ تۇرۇپ قىلغان بولسا، گۇناھكار بولمايدۇ، ئەمما جازا كېلىدۇ.

3) ئەگەر يۇقىرىقىلاردىن بىرەرسىنى ئۆزرىسىز ۋە ئېھتىياجسىز تۇرۇپ سادىر قىلغان بولسا، گۇناھكار بولىدۇ ۋە جازا كېلىدۇ.

## 685. سۇئال: جازا مىقدارى قانچىلىك بولىدۇ؟

جازا مىقدارى مۇنداق 4 تۈرلۈك بولىدۇ :

1) ئىھرام ئىچىدە چەكلەنگەن ئىشلارنى سادىر قىلغانلىقنىڭ جازاسى: چاچ ياكى قولتۇقنىڭ تۈكلىرىنى ئېلىش، تىرناق ئېلىش، خۇشبۇي قوللىنىش، قوللىرىغا پەلەي كىيىش، ئەرلەرنىڭ تىكىلگەن نەرسە كىيىشى، بېشىنى يۆگىشى، ئاياللارنىڭ سەۋەبسىز يۈزىنى يۆگۈۋېلىشى ۋە ئەر ـ ئايالنىڭ جىنسىي ھەۋەسنى قوزغايدىغان ھەرىكەتلەرنى قىلىشىشى قاتارلىق ئىشلاردىن بىرەرسىنى سادىر قىلغان كىشى تۆۋەندىكى ئۈچ خىل جازانىڭ بىرىنى تاللايدۇ : ① ئارقا-

ئارقىدىن ياكى ئارا بېرىپ ئۈچ كۈن روزا تۇتۇش. ②ئالتە پېقىرنى بىر قېتىم غىزالاندۇرۇش. ③بىر قوي قۇربانلىق قىلىپ گۆشىدىن ئۆزى يېمەستىن مەككىنىڭ پېقىرلىرىغا تارقىتىپ بېرىش. بۇ خىل جازا « دەم » دەپ ئاتىلىدۇ.

2) ئېھرام ئىچىدە تۈرۈپ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەنىنىڭ جازاسى: ئېھرامدىن چىقماي تۇرۇپ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن كىشىنىڭ قىلغان ھەججىسى بۇزۇلىدۇ. ئۇنى كېيىنكى يىللاردا قايتا قىلىشى لازىم كېلىدۇ.

ئەمما ئېھرامدىن چىقىپ بولغان بولسىمۇ، پەرز تاۋاپ بىلەن سەئى قىلىشتىن بۇرۇن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن كىشىنىڭ ھەججىسى بۇزۇلمايدۇ، پەقەت قۇربانلىققا يارايدىغان ماللاردىن بىرەر قوي ياكى بىرەر ئۆچكە قۇربانلىق قىلىش ياكى ھەج كۈنلىرىدە ئۈچ كۈن، يۇرتىغا قايتقاندىن كېيىن يەتتە كۈن، جەمى 10 كۈن روزا تۇتۇش بىلەن ھەججىسى تولۇقلىنىدۇ.

3) قۇرۇقلۇق ھايۋانلىرىدىن بىرەر جانلىقنى ئۆلتۈرگەنىنىڭ جازاسى مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ :

بىرىنچىسى، ئۆلتۈرگەن نەرسىسى چارۋا ماللىرىغا ئوخشاش قىممىتىنى باھالىغىلى بولىدىغان نەرسە بولسا، جازاسى تۆۋەندىكى ئۈچ ئىشنىڭ بىرىنى قىلىش بىلەن ئادا تاپىدۇ : ① ئۆلتۈرگەن نەرسىسىنىڭ قىممىتىگە چۇشلۇق بىرەر مال مەسىلەن، بىر كىيىكنى ئۆلتۈرۈپ قويغان بولسا بىر قوي، تۆگە قۇشىدىن بىرىنى ئۆلتۈرۈپ قويغان بولسا بىر كالا ئېلىپ قۇربانلىق قىلىپ ھەرەمدىكى پېقىرلارغا تارقىتىپ بېرىش. ②ئۆلتۈرگەن نەرسىسىنىڭ قىممىتىگە تائام ئېلىپ مەككىدىكى پېقىرلارنىڭ ھەر بىرىگە يېرىم« سا » 1625 گرا مدىن تارقىتىپ بېرىش ③ ياكى قىممىتىنى بېرىش. ياكى ھەر بىر پېقىرغا بېرىدىغان تائامنىڭ ئورنىغا بىر كۈندىن ھېسابلاپ روزا تۇتۇش.

ئىككىنچىسى، ئۆلتۈرگەن نەرسە چېكەتكىگە ئوخشاش ئوخشىشىنى تاپقىلى بولمايدىغان جانلىق بولسا، تۆۋەندىكى ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى قىلىش لازىم كېلىدۇ : ①ئۆلتۈرگەن نەرسىسىنىڭ قىممىتىنى ھېسابلاپ ئۇنىڭغا تائام ياكى بۇغداي ئېلىپ مەككىدىكى پېقىرلارنىڭ ھەر بىرىگە يېرىم« سا » دىن تارقىتىپ بېرىش، ياكى قىممىتىنى بېرىش. ② ياكى ھەر بىر پېقىرغا بېرىدىغان تائام ئورنىغا بىر كۈندىن روزا تۇتۇش.

4) جانلىقنى ئۆلتۈرگەن كىشىنىڭ ئۆزرىسى قوبۇل قىلىنمايدۇ. مەيلى قەستلەپ ئۆلتۈرگەن بولسۇن، مەيلى ئېسىدە يوق ياكى بىلمەستىن ئۆلتۈرگەن بولسۇن، ھەر ھالەتتە ئۇنىڭ جازاسىنى تۆلەيدۇ. جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەنمۇ شۇنداق.

## 686. سۇئال: ئېھرام ئىچىدە رۇخسەت قىلىنغان ئىشلار

1) يۇيۇنۇش. 2) ئېھرامنى ئالماشتۇرۇش ياكى يۇيۇش. 3) پۇراقسىز سۇرمە تارتىش.

4) قولىغا سائەت سېلىش. 5) بەلگە كەمەر ياكى ھەميان ( تىكىلگەن بولسىمۇ ) تاقاش.

6) قولىغا ئۈزۈك سېلىش. 7) باشنى ياكى بەدەننىڭ قايسىبىر يېرىنى قاشلاش، تاتلاش، ئۇۋۇلاش.

## 687. سۇئال: تەلبىيە ئېيتىش

1.ئېھرام باغلاپ بولغاندىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېيتقان تەلبىيەنى ئېيتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېيتقان تەلبىيە: {لَبَّيْكَ اَللَّهُمَّ لَبَّيْكَ، لَبَّيْكَ لاَشَرِيْكَ لَكَ لَبَّيْكَ، إنَّ الْحَمْدَ

وَالنِّعْمَةَ لَكَ وَالْمُلْكَ، لاَ شَرِيْكَ لَكَ}. «لەببەيكەللاھۇممە لەببەيك، لەببەيكە لا شەرىكە لەكە لەببەيك، ئىننەل ھەمدە ۋەننىئمەتە لەكە ۋەلمۇلك لا شەرىكە لەك» دېگەندىن ئىبارەتتۇر.

« مەن ھازىرمەن ئى ئاللاھ! مەن ھازىرمەن، مەن ھازىرمەن، سېنىڭ ھېچ شېرىكىڭ يوق، بارلىق ھەمدۇسانا، نېمەت ۋە پادىشاھلىق پەقەت ساڭا خاستۇر، سېنىڭ ھېچ شېرىكىڭ يوقتۇر» [بۇخارىي ۋە مۇسلىم رىۋايىتى].

2. نەپلە ناماز بولسىمۇ ھەر نامازنىڭ ئارقىسىدىن ۋە جۇنۇپ ياكى ھەيزدار بولغان تەقدىردىمۇ، مەيلى ئۆرە تۇرۇۋاتقان بولسۇن، مەيلى ئولتۇرۇۋاتقان، مەيلى مېڭىۋاتقان بولسۇن مەيلى تۇرۇپ تۇرۇۋاتقان بولسۇن، بىر ھالەتتىن يەنە بىر ھالەتكە ئۆتكەن ۋاقتىدا تەلبىيەنى كۆپ ئېيتىش مۇستەھەپتۇر.

3. ئارىلىقتا تەلبىيەنى ئېيتىشنى ھەر قېتىم باشلىغاندا ئۈچ قىتىم تەكرارلاش مۇستەھەپتۇر. ئۇنى گەپ قىلىپ ئۈزۈپ قويمايدۇ. ئۇنى ئېيتىۋاتقان ئارىلىقتا باشقىلارنىڭ قىلغان سالىمىغا جاۋاپ قايتۇرۇشقا بولىدۇ. تەلبىيە ئېيتمايدىغان ئادەمنىڭ ئۇنى ئېيتىۋاتقانلارغا سالام قىلىشى مەكرۇھتۇر.

4. ئەرلەر تەلبىيە ئېيتقاندا ئۆزلىرىنى قىينىمىغان ھالدا ئاۋازلىرىنى كۆتىرىشى سۈننەتتۇر.

5. ھەج قىلماقچى بولغان ئادەم ئېھرام باغلاپ بولۇپلا باشلىغان تەلبىيەنى تاكى قۇربان ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنى شەيتانغا ئاتىدىغان تاشنى ئېتىپ بولغانغا قەدەر ئۈزمەي داۋام قىلىدۇ.

### 688. سۇئال: مەككە مۇكەررەمەگە كىرىش

ھەج قىلماقچى بولغان ئادەم مەككىگە يېقىنلاشقانسېرى تەھلىل ۋە تەكبىر بىلەن بىرگە تەلبىيەنى كۆپ ئېيتىدۇ. ئاللاھ تائالاغا كۆپ يېلىنىپ دۇئا قىلىدۇ. ئەگەر مۇمكىن بولسا مەككىگە كىرىش ئۈچۈن يۇيۇنۇش سۈننەتتۇر. مەككىگە كىرگەندە ئۇنىڭ ھۆرمەتلىك بىر يەر ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىش لازىم. مەككە بولسا، ئاللاھ تائالا ھۆرمەتلىك قىلغان بىر شەھەردۇر.

### 689. سۇئال: مەككە ۋە ھەرەم مەسجىدىنى كۆرگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا

{اللَّهُمَّ أَنْتَ السَّلاَمُ وَمِنْكَ السَّلاَمُ فَحَيِّنَا رَبَّنَا بِالسَّلاَمِ، اللَّهُمَّ زِدْ هَذَا الْبَيْتَ تَشْرِيفًا وَتَعْظِيمًا وَتَكْرِيمًا وَمَهَابَةً وَزِدْ مَنْ حَجَّهُ أَوِ اعْتَمَرَهُ تَكْرِيمًا وَتَشْرِيفًا وَتَعْظِيمًا وَبِرًّا}.

ئى ئاللاھ! سەن تىچلىق بەرگۈچىسەن، تىچلىق ـ ئامانلىق زادى سەندىن. ئى پۇرۋەردىگارىمىز! بىزنى تىچلىق ئىچىدە ياشاتقىن. ئى ئاللاھ! بۇ ئۇلۇغ ھەرەمنى تېخىمۇ ھۆرمەتلىك، تېخىمۇ ئۇلۇغ ۋە ھەيبەتلىك قىلغىن، بۇ جايدا ھەج ياكى ئۆمرە قىلغۇچىلارنىڭ شەرىپىنى، ھۆرمىتىنى، ياخشىلىقىنى ۋە ساۋابلىرىنى زىيادە قىلغىن. [بەيھەقىي رىۋايىتى].

### 690. سۇئال: ھەرەم مەسجىدىگە كىرىش

1. مەككىگە كىرىپ نەرسە كىرەكلىرىنى خاتىرجەم بىر يەرگە ئورۇنلاشتۇرۇپ بولغاندىن كېيىن تەھلىل، تەلبىيە، تەكبىر ئېيتقان ۋە دۇئا قىلغان ھالەتتە ھەرەم مەسجىدىگە قاراپ ماڭىدۇ.

2.ھەرەم مەسجىدىگە ئاللاھ تائالاغا باش ئەككەن، ناھايىتى كەمتەر ۋە دىلىدا شۇ ئورۇننىڭ ئۇلۇغ ۋە ھۆرمەتلىك بىر ئورۇن ئىكەنلىكىنى ياد ئەتكەن ھالەتتە كىرىدۇ.

3. ھەرەم مەسجىدىنىڭ ئىشكىدىن ئوڭ پۇتى بىلەن كىرىدۇ. ھەرقانداق مەسجىدكە كىرگەندە ئوڭ پۇتى بىلەن كىرىش سۈننەتتۇر.

4. ھەرەم مەسجىدىنىڭ ئىچىگە دۇئا قىلغان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتقان ھالەتتە كىرىدۇ.

5. ھەرەم مەسجىدىنىڭ ئىچىگە كىرىپ كەبە كۆزىگە كۆرۈنگەندە بىر تۇۋرۇكنىڭ يېنىدا تۇرۇپ ئۈچ قېتىم تەھلىل ۋە تەكبىر ئېيتىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئوقۇيدۇ ۋە خالىغان دۇئا بىلەن دۇئا قىلىدۇ.

6. ھەرەم مەسجىدىنىڭ ئىچىگە كىرگەندە كەبە كۆزىگە كۆرۈنگەن يەردە تۇرۇپ قىلىنغان دۇئا بولسا، ئىجابەت قىلىنىدىغان دۇئالارنىڭ قاتارىدىندۇر. چۈنكى مۆئمىن ئادەم كەبىنى تۇنجى كۆرگەن ۋاقتىدا ئۇنىڭ دىلىنى قاتتىق بىر ئەيمىنىش تۇيغۇسى قاپلايدۇ ۋە قاتتىق بىر سۇر باسىدۇ. كەبىنى كۆرگەن ۋاقىتدا دۇئا قىلىسمۇ قوللىرىنى كۆتۈرمەيدۇ.

7. ئاندىن قارا قىرغاق دەپ ئاتىلىدىغان كەبىنىڭ قارا تاش بار قىرغىقىنىڭ قېشىغا بارىدۇ. قارا تاش بولسا، جەننەتنىڭ تاشلىرىندۇر.

8. ئەگەر ھەرەم مەسجىدىگە كىرگەن ئادەم ئۈستىدە تاۋاپ قىلىش ۋەزىپىسى بار ياكى تاۋاپ قىلماقچى بولغان ئادەم بولسا، ھەرەم مەسجىدىگە كىرىپ مەسجىد سالىمىنى يەنى تەھىيەتۇل مەسجىدنى ئوقۇپ ئولتۇرماي تاۋاپ قىلىدۇ. چۈنكى بۇ خىلدىكى كىشىلەر ئۈچۈن كەبىنى تاۋاپ قىلىش مەسجىد سالىمىنىڭ ئورنىدا ئۆتىدۇ.

## 691. سۇئال: كەبىنى تاۋاب قىلىشتا ئوقۇلىدىغان دۇئا

{رَبِّ قَنِّعْنِي بِمَا رَزَقْتَنِي وَبَارِكْ لِي فِيْهِ وَاخْلُفْ عَلَيَّ كُلَّ غَائِبَةٍ لِي بِخَيْرٍ}.

ئى پەرۋەردىگارىم! ماڭا بەرگەن رىزقىڭ ئۈچۈن ماڭا قانائەت بەرگىن، رىزقىمدا ماڭا بەرىكەت بەرگىن، قولۇمدىن كېتىپ، قايتا ئېرىششىم مۇمكىن بولمايدىغان ئىشلار ۋە نەرسىلەرنىڭ ئورنىنى ماڭا ياخشىلىق بىلەن تولدۇرۇپ بەرگىن [ئىبنى خوزەيمە رىۋايىتى].

## 692. سۇئال: تاۋاپ قىلىش

1. ئەگەر قىلىنماقچى بولغان تاۋاپ ، ئارقىسىدىن سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىش كېرەك بولغان تاۋاپ بولسا، تاۋاپتا ئېھرامنى قولتۇقتا قىستۇرۇش سۈننەتتۇر.

2. ئېھرامنى قولتۇقتا قىستۇرۇشنىڭ شەكلى بولسا، ئېھرامنىڭ ئوتتۇرسىنى ئوڭ قولتۇقنىڭ ئاستىغا بېسىش، ئالدى ۋە كەينى تەرىپىدىن كەلگەن ئېھرامنىڭ ئىككى ئۇچىنى سول دولىسىنىڭ ئۈستىگە ئارتىش بىلەن بولىدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئوڭ دولا ئۇچۇق سول دولا ئېھرام بىلەن يۆگەلگەن ھالدا تۇرىدۇ.

3. ئېھرامنى قولتۇقتا قىستۇرۇش بىلەن بىرگە يەنە سوكۇلداپ مېڭىشمۇ سۈننەتتۇر. سوكۇلداپ مېڭىش قەدەمنى قىسقا قىسقا ئېلىپ، ئىككى دولىنى سىلكىپ تېزراق مېڭىش بىلەن بولىدۇ.

4. ئارقىسىدىن سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىش بار تاۋاپنىڭ دەسلەپقى ئۈچ قېتىملىق ئايلىنىشتا، سوكۇلداپ مېڭىش سۈننەتتۇر.

5. ئەگەر دەسلەپكى ئۈچ قېتىمدا سوكۇلداپ ماڭمىغان بولسا، قالغان تۆت قېتىملىق ئايلىنىشتا سوكۇلداپ ماڭمايدۇ.

6. ئەگەر ئادەم جىق بولۇپ قىستا قىستاڭ بولسا، ھەتتا كىشىلەرگە ئەزىيەت بېرىپ گۇناھكار بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن بىر ئادەمنىمۇ ئېترمەستىن كۆچىنىڭ يېتىشىچە سوكۇلداپ ماڭىدۇ.

7. ئەگەر ئادەم ئاجىز ياكى قېرى بولغانلىقى ئۈچۈن سوكۇلداش قېيىن كەلسە سوكۇلدىمىسىمۇ بولىدۇ.

8. ھەرەم مەسجىدىنىڭ ئىچىدە تاۋاپ قىلىنىدىغان يەر كەبىنىڭ ئەتراپىدۇر. تاۋاپنى كەبىگە قانچىلىك يېقىن ئارىلىقتا قىلالىسا، شۇنچە ياخشىدۇر.

9. ئەگەر بىر ئادەم كەبىنىڭ ئەتراپىدىن يىراقلىشىپ تاۋاپنى مەسجىدنىڭ تۈۋرۈكلىرىنىڭ ئارقىسىدىن ياكى زەمزەم قودۇقىنىڭ ئارقىسىدىن قىلسىمۇ توغرا بولىدۇ.

10. ئەمما مەسجىدنىڭ تىشىغا چىقىپ تاۋاپنى مەسجىدنىڭ تېشىدىن قىلغان بولسا، تاۋاپ توغرا بولمايدۇ. ئۇنىڭ تاۋاپنى قايتا قىلىشى لازىم. چۈنكى ئۇ ئادەم، بۇ ھالەتتە كەبىنى ئەمەس مەسجىدنى تاۋاپ قىلغان بولىدۇ.

11. تاۋاپنى ھەرەم مەسجىدىنىڭ تۈۋرۈكلىرىنىڭ ئارقىسىدىن قىلغان بولسىمۇ مەسجىدنىڭ ئىچىدىلا قىلغان بولسا، تاۋاپ توغرا بولىدۇ. چۈنكى ھەرەم مەسجىدىنىڭ ھەممە يېرى بىر پۈتۈن يەرنىڭ ھۆكمىدىدۇر.

12. شۇنىڭغا ئاساسەن مەسجىدنىڭ ئۈستۈن قەۋەتلىرىدىمۇ تاۋاپ قىلىشقا بولىدۇ. چۈنكى مەسجىدنىڭ ئۈستۈن قەۋەتلىرىمۇ مەسجىدنىڭ بىر پارچىسى ھېسابلىنىدۇ. بەزى كىشىلەر ھەج مەۋسىمىدە ئادەم بەك قىستا قىستاڭ بولۇپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۈستۈن قەۋەتلىرىدە تاۋاپ قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ.

13. تاۋاپ قىلىشنى قارا تاشنىڭ ئالدىدىن باشلايدۇ. تاكى پۈتۈن جىسمى قارا تاشنىڭ ئالدىدىن ئۆتىشى ئۈچۈن تاۋاپنى باشلىماقچى بولۇپ تۇرغاندا قارا تاشنىڭ دەلمۇ دەل ئودۇلىسىدا ئەمەس ئازراق كەينىگە چىكىنىپ تۇرىدۇ. تەھلىل، تەكبىر ئېيتىدۇ. تەكبىر ئېيتقاندا قولىنى كۆتىرىدۇ.

14. ئاندىن بىرەر كىشىگە ئەزىيەت بەرمەستىن تاشنى سۆيۈش مۇمكىن بولسا، تاشنى سۆيىدۇ.

15. تاشنى سۆيۈش يوللىرى بۇ شەكىل بىلەن بولىدۇ: دەسلەپ ئىككى ئالقىنىنى تاشقا چاپلاپ قويىدۇ، ئاندىن ئىككى ئالقىنىنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئېغىزىنى قويۇپ تاشنى ئاۋازسىز سۆيىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلىشقا مۇمكىن بولمىسا، ئىككى قولىنى تاشنىڭ ئۈستىگە قويىدۇ، ئاندىن ئىككى قولىنى سۆيىدۇ، ياكى ئوڭ قولىنى سۆيىدۇ.

16. ئەگەر تاشنىڭ ئۈستىگە قوللىرىنى قويۇش مۇمكىن بولمىسا، ھاسىغا ئوخشاش بىر نەرسىنى تاشقا تەككۈزۈپ ئاندىن ئۇ نەرسىنى سۆيىدۇ.

17. ئەگەر تاشقا بىر نەرسىنى تەككۈزۈشمۇ مۇمكىن بولمىسا، تاشقا ئالدى تەرىپىنى قىلىپ تۇرۇپ قوللىرىنى قۇلىقىنىڭ ئودۇلىغىچە كۆتۈرۈپ ئىككى ئالقىنىنى تاش تەرىپىگە قارىتىدۇ، ئاندىن ئىككى ئالقىنىنى سۆيىدۇ.

18. كەبىنى تاۋاپ قىلغاندا كەبىنى سول تەرىپىدە قىلىپ تۇرۇپ تاۋاپ قىلىدۇ.

19. تاۋاپ كەبىنىڭ يېنىدىكى ئادەم بويى ئېگىزلىكتىكى تامنىڭ ئىچىدىن ئەمەس ئۇنىڭ تىشىدىن قىلىنىدۇ. چۈنكى ئۇ تامنىڭ ئىچىمۇ كەبىگە تەۋەدۇر. ئۇنىڭ ئىچى ئالتە گەز ۋە بىر غېرىچ كېلىدۇ. ئۇ يەر ھەتىم ياكى ھىجرى دېگەن ئىسىملار بىلەن ئاتىلىدۇ.

20. قارا تاشنىڭ يېنىدىن ھەر قېتىم ئۆتكەندە ئەگەر مۇمكىن بولسا، ئۇنى يۇقىرىدا بايان

قىلىنغان شەكىل بويىچە سۆيىدۇ.

21. ھەر ئايلىنىشتا رۇكنۇل يەمانىي دەپ ئاتىلىدىغان كەبىنىڭ يەمەن تەرىپىدىكى قىرغىقىنى ئوڭ قول بىلەن سىلاش لازىم. ئۇ يەرنى سۆيۈشكە بولمايدۇ. قىستا قىستاڭ بولۇپ كېتىپ ئۇ يەرنى سىلاش مۇمكىن بولمىسا، ئۇ يەرگە خۇددى قارا تاشقا قىلغاندەك ئالقاننى قارىتىشقا بولمايدۇ.

22. تاۋاپ قىلىش جەريانىدا كۆپ دۇئا قىلىش لازىم.

23. تاۋاپتىن كېيىن مۇلتەزىم دەپ ئاتىلىدىغان قارا تاش بىلەن كەبىنىڭ ئىشكىنىڭ ئارىلىقىدىكى يەرگە كېلىپ ئۇ يەرگە ياكى كەبىنىڭ ئۇ يەردىكى پەردىسىگە ئېسىلىدۇ. مەيدىسىنى، قورسىقىنى بىر قېتىم ئوڭ مەڭزىنى يەنە بىر قېتىم سول مەڭزىنى بۇ يەرگە چاپلايدۇ. بۇنداق قىلىشتىن مەقسەت بەرىكەت تەلەپ قىلىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن تەندىن ئۇ يەرگە چاپلاش مۇمكىن بولغان ھەممە يەرنى ئۇ يەرگە چاپلايدۇ.

24. قوللارنى باشتىن ئېگىز كۆتۈرۈپ ئىچىپ كەبىنىڭ تېمىغا قويۇپ خالىغان دۇئالار بىلەن دۇئا قىلىدۇ. چۈنكى بۇ يەرمۇ دۇئا ئىجابەت بولىدىغان يەرلەرنىڭ بىرىدۇر.

25. بۇ يەردە ئاللاھ تائالاغا كۆپ ھەمدۇ سانا ئېيتىشى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ۋە بارلىق پەيغەمبەرلەرگە دۇرۇت ئوقۇشى، ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي ھاجەتلىرىنى تىلىشى ۋە كۆپ ئىستىغپار ئېيتىشى لازىم.

26. ئەگەر مۇمكىن بولسا، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان يەرنىڭ ئارقىسىغا كېلىپ ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇيدۇ. ئەگەر نامازنى ئۇ يەردە ئوقۇش مۇمكىن بولمىسا، خالىغان يەردە ئوقۇسىمۇ بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇ يەردە ناماز ئوقۇش ھەققىدە مۇنداق دېدى «كىشىلەرگە ماقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار دېدۇق» ھەر تاۋاپتىن كېيىن بۇ يەردە ئوقۇش ۋاجىپ بولغان ئۇ ئىككى رەكەت ناماز ئالدىرىماي ئوقۇلسىمۇ بولىدۇ. لېكىن ئەگەر بىر قېتىملىق تاۋاپنى ئاياغلاشتۇرۇپ بولۇپ يەنە بىر قېتىم تاۋاپ قىلماقچى بولسا، بۇ چاغدا ئۇ نامازنى دەرھال ئوقۇش لازىم.

27. تاۋاپنىڭ قېتىم سانىدا شۈبھىلىنىپ قالغان ئادەم، ئەگەر تاۋاپ، زىيارەت تاۋاپىغا ئوخشاش پەرز تاۋاپ بولمىسا، شۈبھىلىپ قالغان ئۇ قېتىمقى ئايلىنىشنى تولۇقلاش ئۈچۈن قايتا ئايلانمىسىمۇ بولىدۇ. بۇ ھالەتتە ئۇ ئادەمنىڭ كۈچلۈك گۇمانىدا ئۆزىنىڭ مەلۇم بىر ساندا تاۋاپ قىلغانلىقى كۈچلۈك بولسا، تاۋاپىنىڭ قېتىم سانىنى شۇ ساندىن باشلاپ ھېسابلايدۇ. ئەمما تاۋاپ، زىيارەت تاۋاپىغا ئوخشاش پەرز تاۋاپ بولسا، گۇمانىغا كۈچلۈك كەلگەن ساندىن باشلاپ ھېسابلىماستىن ئەكسىچە شۈبھىلىنىپ قالغان ئۇ ئايلىنىشنى بېشىدىن باشلاپ قايتا قىلىدۇ.

28. تاۋاپنى بىر قېتىملىق ئايلىنىشنىڭ ئارىلىقى بىلەن يەنە بىر قېتىملىق ئايلىنىشنىڭ ئارىلىقىدا ئارقىمۇ ئارقا قىلماسلىق مەكرۇھتۇر.

29. تاۋاپنى ئۇنىڭ ھەر بىر قېتىملىق ئايلىنىشىنىڭ ئارىلىقىدا كۆپ پاسىل قويۇپ ئايلانسىمۇ، تاۋاپ يەنە توغرا بولىدۇ. لېكىن سەۋەبسىز پاسىل قويۇش مەكرۇھتۇر.

**693. سۇئال: رۇكنى يەمانى بىلەن ھەجەرۇلئەسۋەد ئارىلىقىدا ئوقۇلىدىغان دۇئا**

{ رَبَّنَآ آتِنَا فِي ٱلدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي ٱلآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ ٱلنَّارِ }.

پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن،

بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن [بەقەر سۈرىسى201- ئايەت].

## 694. سوئال: زەمزەم سۈيىدىن ئىچىش

تاۋاپنى قىلىپ بولۇپ زەمزەم سۈيىنىڭ قېشىغا كېلىپ يۈزىنى كەبە تەرەپكە قىلىپ تۇرۇپ زەمزەم سۈيىدىن ئىچىدۇ. زەمزەم سۈيىدىن ئىچكەن ۋاقتىدا ئۆرە تۇرۇپ ئىچسىمۇ بولىدۇ. ئولتۇرۇپ ئىچسىمۇ بولىدۇ. زەمزەم سۈيىدىن ئىچىشتىن ئىلگىرى خالىغان دۇئالار بىلەن دۇئا قىلىدۇ. زەمزەم سۈيىدىن ھەتتا قېنىپ قۇرساقلىرى چىقىپ كەتكىچە ئىچىدۇ.

## 695. سوئال: سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىش

1. زەمزەم سۈيىدىن ئىچىپ بولۇپ سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلانماقچى بولغاندا قارا تاشنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنى سىلايدۇ.

2. ئاندىن سافا ئىشكىدىن ساپا تېغىغا چىقىپ كەبە كۆزىگە كۆرىنىدىغان بىر يەرگە كېلىپ كەبىگە يۈزىنى قىلىپ قوللىرىنى دولىسى بىلەن باراۋەر كۆتىرىپ تۇرۇپ ئۈنلۈك ئاۋاز بىلەن تەھلىل، تەكبىر ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتىدۇ. ئۆزىنىڭ ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈن دۇئا قىلىدۇ.

3. ئاندىن مەرۋە تەرىپىگە ماڭىدۇ. يول ئۈستىدىكى يېشىل چىراغ بار يەرگە كەلگەندە ھەتتا ئىككىنچى يېشىل چىراغنىڭ قېشىغا يېتىپ بارغانغا قەدەر كەڭ كەڭ قەدەم ئېلىپ، دولىللىرىنى سىلكىپ سوكۇلداپ ماڭىدۇ. بۇ ئىككى يېشىل چىراغنىڭ ئارىلىقى بولسا، سافا تېغى بىلەن مەرۋە تېغىنىڭ ئارىلىقىدىكى چىلغىنىڭ ئىچى ئىدى. بۇ يەردە ئاياللارنىڭ ئەمەس ئەرلەرنىڭ سوكۇلدىشى سۈننەتتۇر.

4. ئەگەر سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىشنى شەيتانغا تاش ئېتىشتىن ئىلگىرى يەنى ئەرافاتقا چىقىشتىن ئىلگىرى قىلغان بولسا، بۇ ئىككى تاغنىڭ ئارىلىقىدا يۈگۈرگەندىمۇ تەلبىيە ئېيتىدۇ.

5. مەرۋە تېغىغا يېتىپ بارغاندا خۇددى سافا تېغىدا قىلغىنىدەك يۈزىنى كەبە تەرەپكە قىلىپ تۇرۇپ تەھلىل، تەكبىر، دۇرۇت ئېيتىدۇ ۋە دۇئا قىلىدۇ.

6. سافا تېغىدىن مەرۋە تېغىغا كەلگەنلىك بىر قېتىم ئايلانغانلىق بولىدۇ. مەرۋە تېغىدىن سافا تېغىغا بارغانلىق بىر قېتىم ئايلانغانلىق بولىدۇ. بۇ ئىككى تاغنىڭ ئارىلىقىدىمۇ يەتتە قېتىم ئايلىنىدۇ. ئايلىنىشنىڭ بېشى سافا تېغىدىن باشلىنىپ ئاخىرى مەرۋە تېغىدا ئاياغلىشىدۇ.

7. ئەگەر بىر ئادەم ئايلىنىشنى مەرۋە تېغىدىن باشلىغان بولسا، مەرۋە تېغىدىن سافا تېغىغا بارغانلىق بىر قېتىملىق ئايلىنىشقا ھېساب بولمايدۇ.

8. سافا تېغى بىلەن مەرۋە تېغىنىڭ تۆپىسىگە چىقىش سۈننەتتۇر.

9. ھەر بىر قېتىم ئايلانغاندا دەم ئېلىپ تۇرۇپ ئايلانسىمۇ بولىدۇ. ئەمما سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا غالتەك بىلەن ئەمەس مېڭىپ تۇرۇپ ئايلىنىش ۋاجىبتۇر.

10. ئەگەر قېرىلىق ياكى كېسەللىك سەۋەبى بىلەن مېڭىپ تۇرۇپ ئەمەس غالتەك بىلەن ئايلانسىمۇ بولىدۇ.

11. سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىشنى ئەرافاتقا چىقىشتىن ئىلگىرى ئەمەس ئەرافاتقا چىقىپ كىرگەندىن كېيىن قىلىدىغان زىيارەت تاۋاپىدىن كېيىن قىلىش ياخشىدۇر. چۈنكى سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىش ۋاجىبتۇر.

12. زىيارەت تاۋاپىنى قىلىش پەرزدۇر. ئىككى تاغنىڭ ئارىلىقىدىكى ئايلىنىشنى زىيارەت تاۋاپىدىن كېيىن قىلغان ۋاقتىدا ۋاجىبنى پەرزگە ئەگەشتۈرۈپ قىلغان بولىدۇ. بۇنداق قىلىش ئەلۋەتتە ياخشىدۇر.

13. زىيارەت تاۋاپىدىن كېيىن ئۇزۇلدۇرمەي ئىككى تاغنىڭ ئارىسىدا ئايلىنىش سۈننەتتۇر. لېكىن ۋاجىب ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئادەم بىرەر سەۋەبتىن ياكى بەك ھېرىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئىككى تاغنىڭ ئارىسىدا ئايلىنىشنى، زىيارەت تاۋاپىدىن كېيىنلا قىلماي بىر ئاز كېچىكتۈرۈپ قىلغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭغا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ.

14. ئەگەر بىر ئادەم ئۇنى ھېچقانداق سەۋەبسىز كېچىكتۈرۈۋەتكەن بولسا، گۇناھكار بولىدۇ. لېكىن ئۇنىڭغا ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

15. بىر ئادەم ئۇنى تاكى پەرز ھەجنى تاماملاپ بولغاندىن كېيىن قىلماقچى بولغان ئۇمرە ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى قىلىشنى باشلىغانغا قەدەر كېچىكتۈرۈۋەتسە، ئۇنىڭ جازاسى ئۈچۈن ئۇنىڭغا بىر ھايۋان ئۆلتۈرۈش لازىم بولىدۇ.

16. سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىپ بولغاندىن كېيىن مەسجىدنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇش مۇستەھەپتۇر.

17. تاۋاپ قىلىدىغان ئادەم ناماز ئوقۇۋاتقان ئادەمنىڭ ئالدىدىن ئۆتسىمۇ بولىدۇ. كەبىنىڭ ئەتراپىدا ناماز ئوقۇپ تۇرىۋاتقان ئادەمنىڭ ئالدىدىن ئۆتىشكىمۇ بولىدۇ.

18. ئۇ ئادەم تاكى زۇلھەججىنىڭ سەككىزىنچى كۈنىگە قەدەر مەككىدە ئېھراملىق ھالىتىدە تۇرىدۇ. بۇ ئارىلىقتا كەبىنى خالىغان ۋاقتىدا بىرىپ نەپلە تاۋاپ قىلىدۇ. چۈنكى مەككىلىك ۋە مەككىدە ئولتۇرىدىغان ئادەملەردىن باشقا ئادەملەرنىڭ ھەرەم مەسجىدىدە نەپلە ناماز ئوقۇشىدىن نەپلە تاۋاپ قىلىشى ياخشىدۇر. چۈنكى سىرتتىن كەلگەن ئادەملەر ھەرەمدە نەپلە ناماز ئوقۇيمەن، دەپ يۈرسە تاۋاپ قىلىنماي قالىدۇ. تاۋاپنىڭ ئورنىنى تولۇقلىۋېلىش مۇمكىن ئەمەس. ئەمما نەپلە نامازنى باشقا يەردىمۇ ئوقۇغىلى بولىدۇ.

## 696. سۇئال: سافا ـ مەرۋىدە توختىغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سافا تېغىغا كەلگىنىدە، ئاللاھ تائالانىڭ: { إِنَّ الصَّفَا وَالْمَرْوَةَ مِن شَعَآئِرِ اللّهِ} «سەفا بىلەن مەرۋە ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر» دېگەن ئايەتنى ئوقۇغان ۋە »ئاللاھ باشلىغان تەرەپتىن باشلايمەن، دەپ سافا تېغىغا ئۆرلىگەن، ئاندىن قىبلىگە قاراپ تۇرۇپ تەكبىر ئېيتقان، ئاندىن مۇنۇ دۇئانى ئوقۇغان ئىدى:

{ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللّهُ وَحْدَهُ لاَ شَرِيْكَ لَهُ. لَهُ الْمُلْكَ وَلَهُ الْحَمْدُ وَهُوَ عَلَىٰ كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْرٌ. لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللّهُ وَحْدَهُ. أَنْجَزَ وَعْدَهُ. وَنَصَرَ عَبْدَهُ. وَهَزَمَ الأَحْزَابَ وَحْدَهُ}

بىر ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر، ئۇنىڭ ھېچ شېرىكى يوقتۇر، پادىشاھلىق ۋە ھەمدۇسانالار ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر. بىر ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي مەبۇد يوقتۇر، ئاللاھ ۋەدىسىنى ئەمەلگە ئاشۇردى، بەندىسى (مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام)گە مەدەت بەردى، ئىتتىپاقداش دۈشمەنلەرنى ئۆزى يالغۇز مەغلۇپ قىلدى. بۇ دۇئانى ئۈچ قېتىم ئوقۇغان ۋە مەرۋىدىمۇ سافادا ئوقۇغانلىرىنى ئوقۇغان ئىدى [ مۇسلىم رىۋايىتى].

## 697. سۇئال: ئەرافاتقا مېڭىش جەريانىدا قىلىدىغان پائالىيەتلەر

1. زۇلھەججىنىڭ سەككىزىنچى كۈنى مەككىدە بامدات نامىزىنى ئوقۇپ كۈن چىققاندىن كېيىن مىنا تېغىغا قاراپ ماڭىدۇ.

2. مىنادا زۇلھەججىنىڭ سەككىزىنچى كۈنىنىڭ پېشىن، ئەسىر، شام ۋە خۇپتەن نامازلىرىنى ئوقۇيدۇ.

3. كېچىسى مىنا تېغىدا ياتىدۇ.

4. ئەتتىگەندە ئەگەر مۇمكىن بولسا يەنى بامدات ۋاقتىدا مىنادا بولسا، زۇلھەججىنىڭ توققۇزۇنچى كۈنى بولغان ئەرافات كۈنىنىڭ بامدات نامىزىنى ئوقۇيدۇ.

5. زۇلھەججىنىڭ توققۇزىنچى كۈنى كۈن چىققاندىن كېيىن تەلبىيە، تەھلىل، تەكبىر ۋە دۇرۇت ئېيتقان ۋە دۇئا قىلغان ھالەتتە ئەرافاتقا قاراپ ماڭىدۇ. ئەرافات تېغىغا خەيف مەسجىدىنىڭ ئودۇلىغا توغرا كېلىدىغان تاغنىڭ يولى بىلەن مېڭىپ چىقىش مۇستەھەپتۇر.

6. ئەرافاتقا قاراپ كېلىۋېتىپ ئەرافاتنىكى رەھمەت تېغى كۆزگە كۆرۈنگەندە، تاكى ئەرافاتنىڭ ئىچىگە كىرگەنگە قەدەر دۇئا قىلىدۇ، تەسبىھ، ئىستىغفار ۋە تەلبىيە ئېيتىدۇ.

## 698. سۇئال: ئەرافاتتا تۇرغاندا قىلىدىغان پائالىيەتلەر

1. ئەرافاتنىڭ ئۇرنە دەپ ئاتىلىدىغان يەردىن باشقا ھەممە يەردە تۇرۇشقا بولىدۇ. ئۇ يەر بولسا، نەمىرا مەسجىدىنىڭ غەربىدىكى بىر جىلغىدۇر. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ يەردە بىرەرسىنىڭمۇ تۇرماسلىقىغا بۇيرىدى. رەھمەت تېغىغا يېقىن بىر يەردە تۇرۇش ياخشىدۇر. ئەرافاتتا تۇرغان ئادەم كۆپ دۇئا قىلىش، تەلبىيە ئېيتىش ۋە ئاللاھ تائالانى كۆپ ياد ئېتىش لازىم.

2. دۇئا قىلىش تاكى پېشىن نامىزىغا ئازراق قالغانغا قەدەر داۋام قىلىدۇ. پېشىن نامىزىغا ئەزان ئوقۇشتىن ئىلگىرى يېيىش ۋە ئىچىشكە ئوخشاش ئۆزىنىڭ دۇنيالىق ھەممە ئىشلىرىنى ئادا قىلىپ بولىدۇ.

3. يۇيۇنىدۇ ياكى تاھارەت ئالىدۇ. يۇيۇنۇش ياخشىدۇر. چۈنكى ئۇ، تەكىتلەنگەن سۈننەتتۇر.

4. دىلىنى پۈتۈن دۇنيانىڭ ئىشلىرىدىن خالى قىلغان ۋە پۈتۈن ۋۇجۇدى بىلەن ئاللاھ تائالاغا يۈزلەنگەن ھالەتتە نەمىرا مەسجىدىگە بارىدۇ.

5. ئۇ يەردە ئىمامنىڭ قىلغان خۇتبىسىنى يەنى ۋەز نەسىھەتىنى تىڭشايدۇ، ئاندىن ئىمامغا ئىقتىدا قىلىپ دەسلەپتە پېشىن نامىزىنى كېيىن ئەسىر نامىزىنى ئوقۇيدۇ. ھەر بىر نامازغا ئايرىم ئايرىم تەكبىر چۈشۈرلىدۇ. ئىمام ئۇ ئىككى نامازدا ئايەتلەرنى ئىچىدە ئوقۇيدۇ.

6. ئۇ ئىككى نامازنىڭ ئارىلىقىدا ياكى ئەسىردىن كېيىن نەپلە نامازلار يەنى نامازنىڭ سۈننەتلىرى ئوقۇلمايدۇ. لېكىن ھەر نامازنىڭ كەينىدىن، قۇربان ھېيت كۈنلىرى نامازنىڭ كەينىدىن ئوقۇلىدىغان تەكبىرلەر ئوقۇلىدۇ.

7. پېشىن نامىزى بىلەن ئەسىر نامىزىنى بىرگە توپلاپ ئوقۇش پەقەت ئەرافات كۈنى ئېھرامدىكى ئادەملەرگىلا توغرا بولىدۇ.

8. نامازدىن كېيىن دىلى ناھايىتى سۇنۇق ھالدا تۇرۇپ ئۆزىگە، ئاتا ئانىسىغا، ئۇستازلىرىغا ۋە قېرىنداشلىرىغا دۇئا قىلىشقا تىرىشىش لازىم. دۇئا قىلغاندا كۆزدىن ياش چىقىرىشقا كۆڭۈل بۆلۈش كېرەك. چۈنكى دۇئا قىلغاندا كۆزدىن ياشنىڭ چىققانلىقى دۇئانىڭ ئىجابەت قىلىنغانلىقىنىڭ ئالامىتىدۇر.

9. دۇئانى يۈزىنى قىبلە تەرەپكە قىلىپ ئۆرە تۇرۇپ قىلىش ياخشىدۇر. چۈنكى ئەرافاتتا ئۆرە تۇرۇش ئولتۇرۇشتىن ياخشىدۇر.

10. دۇئا قىلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ۋە سەلەپلەردىن قالغان دۇئالار بىلەن دۇئا قىلىنىدۇ. ئارىلىقتا تەلبىيە ئېيتىلىدۇ.

11. ئەرافاتتا تۇرغاندا دىلغا ئاللاھ تائالانىڭ قورقۇنچىسى ۋە دىلى سۇنۇقلۇق كىرىدىغان يەردە تۇرۇشقا تىرىشىش لازىم. ئەمما ئادەملەرنىڭ رەھمەت تېغىنىڭ ئۈستىگە چىقىشى ئاساسى يوق بىر ئىشتۇر.

## 699. سۇئال: ئەرەفاتتا ئوقۇلىدىغان دۇئا

{ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللّهُ وَحْدَهُ لاَ شَرِيْكَ لَهُ، لَهُ الْمُلْكُ وَلَهُ الْحَمْدُ، وَهُوَ عَلىٰ كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْرٌ}

« بىر ئاللاھتىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر، ئۇنىڭ ھېچ شېرىكى يوقتۇر، پادىشاھلىق ۋە ھەمدۇسانالار ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە كۈچى يەتكۈچىدۇر» [تىرمىزى رىۋايىتى].

{ اللَّهُمَّ لَكَ الْحَمْدُ كَالَّذِي نَقُولُ وَخَيْرًا مِمَّا نَقُولُ، اللَّهُمَّ لَكَ صَلاَتِي وَنُسُكِي وَمَحْيَايَ وَمَمَاتِي وَإِلَيْكَ مَآبِي وَلَكَ رَبِّ تُرَاثِي، اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنْ عَذَابِ الْقَبْرِ وَوَسْوَسَةِ الصَّدْرِ وَشَتَاتِ الأَمْرِ اللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنْ شَرِّ مَا تَجِيءُ بِهِ الرِّيحُ}.

«ئى ئاللاھ! بىزنىڭ ئېيتقىنىمىز ۋە ئېيتقىنىمىزدىنمۇ ياخشىراق ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر، ئى ئاللاھ! مېنىڭ نامىزىم، ئىبادەتلىرىم، ھاياتىم ۋە ماماتىم سېنىڭ ئۈچۈندۇر. قايتىشىم سېنىڭ تەرىپىڭگىدۇر، بالا ــ چاقىلىرىم ساڭا ئامانەتتۇر. ئى ئاللاھ!ساڭا سېغىنىپ قەبىر ئازابىدىن، كۆڭۈلنىڭ ۋەسۋەسىسىدىن ۋە ئىشلىرىمنىڭ چېچىلىپ كېتىشىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! ساڭا سېغىنىپ شامال ئېلىپ كېلىدىغان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن»

## 700. سۇئال: ئەرافاتتىن مۇزدەلىفىگە كېلىش جەريانىدا قىلىدىغان پائالىيەتلەر

1. ئەرافاتتا تاكى كۈن كىرىپ كەتكەنگە قەدەر تۇرىدۇ. كۈن كىرىپ كەتكەندە ھەجگە مەسئۇل بولغان ئادەم ئەرافاتتىن چۈشۈشكە باشلايدۇ. ئادەملەر ئۇنىڭ كەينىدىن چۈشىدۇ. ئۇلارنىڭ ئەرا فاتتىن ئالدىرىماي خاتىرجەم ۋە سالماق ھالدا چۈشۈشى لازىم. چۈنكى ئالدىراپ چۈشۈش باشقىلارغا ئەزىيەت ئېلىپ كېلىدۇ.

2. مۇزدەلىفىگە، قۇيرۇقى ئەرافاتتىن تاكى مۇزدەلىفىگە قەدەر سوزۇلۇپ كەلگەن ئىككى تاغنىڭ يولى بىلەن كېلىش مۇستەھەپتۇر.

3. شۇنىڭدەك يەنە تاكى مۇزدەلىفىگە قەدەر يولدا كەلگىچە يىغلاپ تۇرۇپ تەلبىيە، تەكبىر، تەھلىل، ئىستىغپار ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ئېيتىش مۇستەھەپتۇر.

4. شام بىلەن خۇپتەن نامىزىنى ئەرافاتتا ئوقۇمايدۇ. ئۇ ئىككى نامازنى يول ئۈستىدىمۇ ئوقۇمايدۇ.

5. ئەگەر مۇزدەلىفىگە كېلىپ بولغىچە يولدا تاڭ سوزۇلۇپ قېلىپ نامازنىڭ ۋاقتى چىقىپ كېتىدىغان ئېھتىمال بولسا، يول ئۈستىدە ئوقۇسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى شام نامىزى بىلەن خۇپتەن نامىزى توپلۇنۇپ بىرگە خۇپتەن نامىزىنىڭ ۋاقتىدا ئوقۇلىدۇ.

6. ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەم ئۈچۈن ناماز ئوقۇلىدىغان ئورۇن مۇزدەلىفىدۇر.

7. ئەگەر بىر ئادەم مۇزدەلىفىگە خۇپتەن نامىزىدىن ئىلگىرى يېتىپ كەلگەن بولسا، تاكى

خۇپتەن نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرگەنگە قەدەر شام نامىزىنى ئوقۇمايدۇ.

8. خۇپتەن نامىزىنىڭ ۋاقتى كىرگەندىن كېيىن شام نامىزىنى ئوقۇشتىن ئىلگىرى ئەزان ئوقۇلىدۇ. شام نامىزىغا ئەگەشتۈرۈپلا خۇپتەن نامىزى ئەزانسىز ۋە تەكبىرسىز ئوقۇلىدۇ.

9. مۇزدەلىفەدە شام نامىزىنى خۇپتەننىڭ ۋاقتىدا ئوقۇغان ۋاقتىدا شامنىڭ نىيىتىنى قازا ناماز، دەپ قىلماي ئادا ناماز دەپ قىلىدۇ.

10. بۇ ئىككى نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇش تەكىتلەنگەن سۈننەتتۇر.

11. ئەگەر بىر ئادەم ئۇ ئىككى نامازنى جامائەت بىلەن ئەمەس ئۆزى يالغۇز ئوقۇغان بولسىمۇ يەنە توغرا بولىدۇ.

12. شام بىلەن خۇپتەننى توپلاپ بىرگە ئوقۇش ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەمدىن باشقا ئادەمگە دۇرۇس بولمايدۇ.

13. ھەجگە ئېھرام باغلىغان بىر ئادەمنىڭ شام بىلەن خۇپتەننى توپلاپ بىرگە ئوقۇشىنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن يەنە بىر شەرت ئۇنىڭ ئەرافاتتا تۇرغان ئادەم بولىشىدۇر.

14. ئەگەر بىر ئادەم شام نامىزىنى ئۆز ۋاقتىدا ئەرافاتتا ئوقۇغان ياكى شام بىلەن خۇپتەننى مۇزدەلىفىگە كېلىشتىن ئىلگىرى يولدا ئوقۇغان بولسا، ئۇ ئادەمگە ئۇ ئىككى نامازنى قايتا ئوقۇش لازىمدۇر.

15. ئەگەر ئىككىنچى كۈننىڭ يەنى ئەتىسىنىڭ تېڭى ئاتقانغا قەدەر ئۇ ئىككى نامازنى قايتا ئوقۇمىغان بولسا، ئۇ ئىككى ناماز يەنە توغرا بولىدۇ. چۈنكى ئۇ نامازنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشى ئۇ ئىككىسىنى قايتا ئوقۇشقا قاراشلىقتۇر.

16. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ ئىككى نامازنى قايتا ئوقۇمىسا، ئۇ ئىككىسىنى ئۆز ۋاقىتلىرىدا ئوقۇغان ھېسابلىنىدۇ. لېكىن ئۇ ئادەم ئۇ ئىككى نامازنى مۇزدەلىفەدە توپلاپ بىرگە ئوقۇش بولغان بىر ۋاجىبنى قىلمىغان ھېسابلىنىدۇ.

## 701. سۇئال: كېچىدە مۇزدەلىفەدە يېتىش جەريانىدا قىلىدىغان پائالىيەتلەر

1. ھەج قىلغان ئادەم تاڭ سۈزۈلگەندىن كېيىن مۇزدەلىفەدە تۇرۇش ئۈچۈن ئەرافاتتىن چۈشكەن كېچىسى مۇزدەلىفەدە ياتىدۇ. شۇ كېچىسى مۇزدەلىفەدە يېتىش تەكىتلەنگەن سۈننەتتۇر. لېكىن كېسەلگە، ياشىنىپ قالغانلارغا ۋە ئاياللارغا ئوخشاش ئاجىز ئادەملەر مۇزدەلىفەدە ياتمىسىمۇ بولىدۇ.

2. مۇزدەلىفەدە كېچىنىڭ تېڭىنى ناماز ئوقۇش، ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش ۋە دۇئا قىلىش بىلەن ئاتقۇزۇش مۇستەھەپتۇر. چۈنكى ئۇ كېچە بىر تەرەپتىن قۇربان ھېيتنىڭ كېچىسى يەنە بىر تەرەپتىن ئەرافات كۈنىنىڭ كېچىسى بولغانلىقى ئۈچۈن ئەڭ ئۇلۇغ بىر ۋاقىتنى ۋە مۇزدەلىفە ھەرەمگە تەۋە يەر بولغانلىقى ئۈچۈن ئەڭ ئۇلۇغ بىر ئورۇننى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

3. ھەج قىلغان ئادەم مۇزدەلىفە كېچىسى ئاللاھ تائالادىن ئۆزىنىڭ دەۋاگارلىرىنى رازى قىلىشنى تىلەيدۇ ۋە بۇنىڭغا سەل قارىمايدۇ. چۈنكى بۇ يەردە قىلىنغان دۇئا ئىجابەتتۇر. بولۇپمۇ تاڭ ئېتىپ بولغاندىن كېيىن قىلىنغان دۇئا ئىجابەتتۇر.

4. مۇزدەلىفەدە بالدۇر تۇرۇش ئۈچۈن تاڭنىڭ ئېتىشى بىلەنلا تاڭنى بەك سۈزۈلدۈرۈپ ئولتۇرماستىن بامداتنى ئەۋۋەلقى ۋاقتىدا ئوقۇش مۇستەھەپتۇر.

5. مۇزدەلىفەدە تۇرغاندا قىبلىغا قاراپ ئەگەر مۇمكىن بولسا مۇزدەلىفەنىڭ ئايغىدىكى بىر

كىچىك تاغقا يېقىن بىر يەردە تۇرىدۇ. ھازىر ئۇ يەردە بىر مەسجىد باردۇر.

6. مۇزدەلىفەدە تۇرغاندا قىبلىگە قاراپ ۋە قوللىرىنى ئېچىپ تۇرۇپ تاكى كۈن چىققىلى ئاز قالغانغا قەدەر دۇئا قىلىدۇ، تەھلىل ۋە تەكبىر ئېيتىدۇ، ئالالاھ تائالادىن خالىغان تىلەكلىرىنى تىلەيدۇ.

## 702. سۇئال: مىناغا قاراپ مېڭىش

1. كۈن چىققىلى ئاز قالغان ۋاقىتدا مىناغا قاراپ ماڭىدۇ. ئەگەر كۈن چىققانغا قەدەر مۇزدەلىفەدە تۇرسا گۇناھكار بولىدۇ. لېكىن ئۇنداق قىلغان ئادەمگە ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

2. مۇزدەلىفەدىن، مىنادا شەيتانغا ئاتىدىغان تاشلارنى ئېلىۋېلىش مۇستەھەپتۇر. ئۇ تاشلارنىڭ ھەجمى خورمىنىڭ ئۇرۇقىدەك ياكى چوڭ قوناقنىڭ دانىسىدەك بولۇشى لازىم.

3. قۇربان ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنى ئاتىدىغان يەتتە تاشنى مۇزدەلىفەدىن تېرىپ ئېلىۋالىدۇ. ئەمما باشقا كۈنلىرى ئاتىدىغان تاشلارنى يولنىڭ قىرغاقلىرىدىن ياكى خالىغان يەرلەردىن تەرسىمۇ بولىدۇ. لېكىن شەيتانغا تاش ئاتىدىغان يەرنىڭ قېشىدىن تېرىش مەكرۇھتۇر.

4. تاشلارنى يۇيۇش مۇستەھەپتۇر. چۈنكى ئۇ تاشلار بىلەن بىر ئىبادەت ئادا قىلىنىدۇ.

5. زۇلھەججى ئېيىنىڭ ئونىنچى كۈنى يەنى قۇربان ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنى ئەتتىگىنى مىناغا يېتىپ كەلگەن ۋاقىتدا شەيتانغا تاش ئاتىدىغان كاتەكلاردىن خەيف مەسجىدى تەرىپىدىن باشلاپ بىرىنچى ۋە ئىككىنچى كاتەكنى تاشلاپ قويۇپ مەككە تەرىپىدىكى ئۈچىنچى كاتەككە كېلىپ تاشنى شۇ يەرگە ئاتىدۇ.

## 703. سۇئال: تاش ئېتىش

1. شەيتانغا تاش ئاتماقچى بولغان ئادەم تاش ئاتىدىغان كاتەكتىن بەش گەز يىراقلىقتا تۇرۇپ مىنا تېغىنى ئوڭ قولى تەرىپىدە، مەككىنى سول قولى تەرىپىدە قىلىپ، تاش ئاتىدىغان كاتەككە قاراپ تۇرۇپ تاش ئېتىشنى باشلايدۇ.

2. يەتتە تاشنى ئاتقاندا ھەممىسىنى بىراقلا ئاتماستىن ھەر بىرىنى ئايرىم ئايرىم ئاتىدۇ.

3. ھەر بىر تاشنى ئاتقاندا بىسمىلالھى ئەللاھۇ ئەكبەر، رەغمەن لىششەيتان ۋە رىزان لىرراھمان دەپ تەكبىر ئوقۇيدۇ.

4. ئېھرام باغلىغان ۋاقىتدىن تارتىپ ئېيتىشنى باشلىغان تەلبىيەنى بىرىنچى تاشنى ئېتىش بىلەن توختىتىدۇ.

5. تاشنى چوڭ بارمىقىنىڭ ئۇستىدە قويۇپ كۆرسەتكۈچ بارمىقىنىڭ ياردىمى بىلەن ئېتىش موستەھەپتۇر. ياكى تاشنى چوڭ بارمىقى ۋە كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن قىسىپ تۇرۇپ ئاتىدۇ. بۇنداق ئېتىش كۆپلىگەن ئادەملەر ئۈچۈن ئاساندۇر. بۇنداق ئېتىش ئەڭ ياخشى شەكىلدە ئېتىش ھېسابلىنىدۇ. بۇنداق شەكىلدە ئەمەس ئۆزى خالىغان شەكىلدە ئاتسىمۇ بولىدۇ.

6. تاشنى ئوڭ قولى بىلەن ئېتىش مۇستەھەپتۇر. تاش ئاتىدىغان ۋاقىتدا قولىنى تاكى قولتۇقىنىڭ ئېقى كۆرۈنىپ قالغىچە كۆتىرىدۇ.

7. ئەگەر ئېتىلغان تاش، تاش ئاتىدىغان يەردىن ئەڭ ئاز ئۈچ گەز يىراقلىققا چۈشسە، ئۇ تاش ھېساب بولمايدۇ، ئۇنىڭ ئورنىغا قايتا تاش ئاتىدۇ.

8. ئەگەر تاش دەسلەپ بىر ئادەمنىڭ ئۇستىگە، ئاندىن ئۇنىڭ ئۇستىدىن ئۆزىچە تاش ئېتىش ئۈچۈن تەييارلانغان كاتەككە يېقىن بىر يەرگە چۈشكەن بولسا، تاش ئاتقۇچىنىڭ قىلغان ھەجى

قوبۇل قىلىنىدۇ.

9. ئەگەر بىر ئادەم ئاتقان تاش ھەققىدە شۈبھىلىنىپ قالغان بولسا، ئەڭ ياخشىسى شۈبھىلىنىپ قالغان قېتىملىق ساننىي قايتا ئېتىش لازىم.

10. ئۈچىنچى كاتەككە تاش ئاتقان ۋاقتىدا تاشنى ئېتىپ بولۇپ دۇئا قىلىش ئۈچۈن كاتەكنىڭ قېشىدا تۇرمايدۇ. ئەكسىچە دۇئانى يولدا كېتىپ بارغاچ قىلىدۇ. ئەمما قۇربان ھېيتىنىڭ باشقا كۈنلىرى تاش ئاتقان ۋاقتىدا دۇئا قىلىش ئۈچۈن بىرىنچى ۋە ئىككىنچى كاتەكنىڭ قېشىدا تۇرىدۇ.

## 704. سۇئال: تاشنى ئاتىدىغان ۋاقىتلار

1. قۇربان ھېيتىنىڭ بىرىنچى كۈنى تاش ئېتىش شۇ كۈنىنىڭ تېڭى ئاتقان ۋاقتىدىن باشلىنىپ تاكى ئىككىنچى كۈنىنىڭ تېڭى ئاتقانغا قەدەر داۋام قىلىدۇ.

2. تاشنى كۈن چىققان ۋاقتىدىن باشلاپ تاكى كۈن ئېگىلگەنگە قەدەر ئېتىش سۈننەتتۇر.

3. تاشنى كۈن ئېگىلگەندىن تارتىپ تاكى كۈن كىرىپ كېتىپ بولغىچە ئېتىشمۇ توغرىدۇر.

4. كۈن كىرىپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئېتىش مەكرۇھتۇر.

5. قۇربان ھېيتىنىڭ ئىككىنچى كۈنى تاش ئېتىش شۇ كۈننىڭ تېڭى ئاتقان ۋاقتىدىن باشلىنىپ تاكى ئۈچىنچى كۈنىنىڭ تېڭى ئاتقانغا قەدەر داۋام قىلىدۇ.

6. تاشنى كۈن ئېگىلگەن ۋاقتىدىن باشلاپ تاكى كۈن كىرىپ كەتكەنگە قەدەر ئېتىش سۈننەتتۇر.

7. تاشنى كۈن ئېگىلىشىنىڭ ئالدىدا ۋە كۈن كىرىپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئېتىش مەكرۇھتۇر.

8. قۇربان ھېيتىنىڭ ئۈچىنچى كۈنى تاش ئېتىش شۇ كۈننىڭ تېڭى ئاتقان ۋاقتىدىن باشلىنىپ تاكى تۆتىنچى كۈنىنىڭ تېڭى ئاتقانغا قەدەر داۋام قىلىدۇ.

9. تاشنى كۈن ئېگىلگەن ۋاقتىدىن باشلاپ تاكى كۈن كىرىپ كەتكەنگە قەدەر ئېتىش سۈننەتتۇر.

10. تاشنى كۈن ئېگىلىشىنىڭ ئالدىدا ۋە كۈن كىرىپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئېتىش مەكرۇھتۇر.

## 705. سۇئال: مال بوغۇزلاش

1.مال قۇربان ھېيتىنىڭ بىرىنچى كۈنى ئېتىلىدىغان تاش ئېتىلىپ بولغاندىن كېيىن بوغۇزلىنىدۇ. مال بوغۇزلاش تاق ھەج قىلغان ئادەمگە سۈننەتتۇر. جۈپ ھەج ياكى بەھرىمان ھەج قىلغان ئادەمگە ۋاجىبتۇر. نورمال قۇربانلىق قىلىش سىرتتىن كەلگەن مۇساپىر ھاجىلارغا ۋاجىب ئەمەس.

2. ئەگەر ھەج قىلغان ئادەم مەككىدە ئولتۇراقلاشقان ئادەم بولسا، ئۇنىڭغا قۇربانلىق قىلىش خۇددى مەككىلىكلەرگە ۋاجىب بولغىنىدەك ۋاجىب بولىدۇ.

3.تاق ھەج قىلغان ئادەم مال ئۆلتۈرمەكچى بولسا، ماللارنى چېچىنى چۈشۈرۈشتىن ئىلگىرى ئۆلتۈرۈش مۇستەھەپتۇر.

4.ئەگەر ئۇ چېچىنى چۈشۈرۈپ بولۇپ ئاندىن مال ئۆلتۈرگەن بولسا، ئۇنىڭغا ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

5.جۈپ ھەج ياكى بەھرىمان ھەج قىلغان ئادەمنىڭ مالنى چېچىنى چۈشۈرۈشتىن ئىلگىرى

ئۆلتۈرۈشى ۋاجىبتۇر.

6. ئۇ ئادەم ئىشنى ئۇنداق قىلماي چېچىنى مالنى ئۆلتۈرۈشتىن ئىلگىرى چۈشۈرگەن بولسا، ئۇنىڭغا جازا ئۈچۈن يەنە بىر قوي ئۆلتۈرۈش لازىم بولىدۇ.

## 706. سۇئال: چېچىنى چۈشۈرۈش ياكى قىسقارتىش

1. مالنى بوغۇزلاپ بولۇپ باشنىڭ ھەممىسىنى چۈشۈرىدۇ ياكى ھەر چاچتىن بارماقنىڭ ئۈچچىچىلىك مىقداردا ئېلىپ چاچنى قىسقارتىدۇ.

2. چاچنى چۈشۈرگەندە ياكى قىسقارتقاندا چاچنىڭ ھەممىسىنى ئەمەس تۆتتەن بىر قىسمىنى چۈشۈرسىمۇ ياكى قىسقارتسىمۇ بولىدۇ. لېكىن ئەر كىشىنىڭ چاچنىڭ تۆتتەن بىر قىسمىنى چۈشۈرۈش مەكرۇھتۇر.

3. ئەگەر ئۇ بېشىدا چېچى يوق ئادەم بولسا، ئۇنىڭ بېشىنىڭ تۆتتەن بىر قىسمىغا ئۇستۇر يۈگۈرتىۋېتىشى سۈننەتتۇر.

4. ئايال كىشى بېشىنىڭ تۆتتەن بىر قىسمىنىڭ چېچىدىن بارماقنىڭ ئۈچچىچىلىك مىقداردا قىسقارتىدۇ. ئايال كىشىنىڭ چېچىنى چۈشۈرۈشى ھارامدۇر.

5. چاچنى چۈشۈرۈشتىن ئىلگىرى ۋە كېيىن دۇئا قىلىدۇ. چۈنكى ئۇ كۈن ھېيت كۈنلىرىدۇر.

6. چاچنى چۈشۈرۈپ بولغاندىن كېيىن بۇرۇتنى ۋە تىرناقلارنى ئېلىش مۇستەھەپتۇر.

7. چاچنى چۈشۈرۈپ بولغاندىن كېيىن ئېھرامنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ قىلىش چەكلەنگەن ئىشلاردىن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن ياكى ئۇنىڭغا ئالاقىدار ئىشلاردىن باشقا ھەممە ئىشنى قىلىشقا بولىدۇ. ئەمما جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ياكى ئۇنىڭغا ئالاقىدار ئىشلارنى قىلىش تاكى زىيارەت تاۋاپىنى ئادا قىلمىغۇچە ھالال بولمايدۇ.

## 707. سۇئال: زىيارەت تاۋاپىنى قىلىش

1. قۇربان ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنى شەيتانغا تاش ئېتىپ، مال ئۆلتۈرۈپ ۋە چاچنى چۈشۈرۈپ ياكى قىسقارتىپ بولغاندىن كېيىن شۇ كۈننىڭ ئۆزىدە مەككىگە كىرىپ زىيارەت تاۋاپىنى قىلىدۇ.

2. زىيارەت تاۋاپىنى قىلىدىغان ئەڭ ياخشى ۋاقىت بولسا، قۇربان ھېيتنىڭ بىرىنچى كۈنىدۇر. ئەگەر بىرىنچى كۈنى بولمىسا، ئىككىنچى كۈنىدۇر. ئەگەر ئىككىنچى كۈنى بولمىسا، ئۈچىنچى كۈنىدۇر.

3. زىيارەت تاۋاپىنى ۋە چاچ چۈشۈرۈشنى مۇشۇ ئۈچ كۈندىن كېچىكتۈرۈۋېتىش مەكرۇھتۇر. زىيارەت تاۋاپى بىلەن چاچ چۈشۈرۈشنى مۇشۇ ئۈچ كۈندىن كېچىكتۈرۈۋاتقان ئادەمگە ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ كۆزقارىشى بويىچە جازا ئۈچۈن بىر ھايۋان ئۆلتۈرۈش لازىم. چۈنكى ھەجنىڭ چاچ چۈشۈرۈش پائالىيىتى مەلۇم بىر ۋاقىتقا خاستۇر. ئۇ ۋاقىت بولسىمۇ قۇربان ھېيتنىڭ كۈنلىرىدۇر ۋە مەلۇم بىر يەرگە خاستۇر. ئۇ يەر بولسىمۇ ھەرەمدۇر. ئەمما ئىمام ئەبۇيۇسىف ۋە ئىمام مۇھەممەدنىڭ كۆزقارىشى بويىچە ئۇنىڭغا ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

4. بىر ئادەم تاش ئېتىشتىن ۋە مال ئۆلتۈرۈشتىن ئىلگىرى چاچ چۈشۈرگەنگە ئوخشاش ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنىڭ بەزىلىرىنى بەزىلىرىدىن ئىلگىر كېيىن قىلىپ قويسا، ئۇنىڭغا ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ كۆزقارىشى بويىچە جازا ئۈچۈن بىر ھايۋان ئۆلتۈرۈش لازىم. ئەمما ئىمام ئەبۇيۇسىف ۋە ئىمام مۇھەممەدنىڭ كۆزقارىشى بويىچە ئۇنىڭغا ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

**708. سۇئال: مىنا كۈنلىرى**

1. زىيارەت تاۋاپىنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن تەكرار يەنە مىناغا چىقىپ كېتىپ ئۇ يەردە ياتىدۇ. شەيتانغا تاش ئاتىدىغان كۈنلەرنىڭ كېچىسىدە مىنادا يېتىش ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ كۆزقارىشىدا سۈننەتتۇر. ئەمما باشقا مەزھەپلەرنىڭ كۆزقارىشىدا ۋاجىبتۇر.

2. قۇربان ھېيتنىڭ ئىككىنچى كۈنى بۇ كۈن بولسا زۇلھەججى ئېينىڭ ئون بىرىنچى كۈنىدۇر، پېشىن نامىزىنى خەيف مەسجىدىدە ئوقۇيدۇ. بۇ مەسجىدتە ھەجدە ئوقۇلۇش سۈننەت قىلىنغان ئۈچىنچى خۇتبىنى تىڭشايدۇ ئاندىن شەيتانغا تاش ئاتقىلى بارىدۇ.

3. تاشنى بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك خەيف مەسجىدى تەرىپىدىن سانىغاندا بىرىنچى كاتەكتىن باشلاپ ئاتىدۇ. بىرىنچى كاتەككە قىبلە تەرەپكە قاراپ تۇرۇپ يەتتە تاش ئاتىدۇ. تاشنى ئېتىپ بولغاندىن كېيىن كاتەكنىڭ قېشىدا تۇرۇپ دۇئا قىلىدۇ ۋە ئىستىغپار ئېيتىدۇ. ئاندىن ئىككىنچى كاتەكنىڭ قېشىغا كېلىدۇ. ئۇنىڭدىمۇ خۇددى بىرىنچى كاتەكتا قىلغانغا ئوخشاش يەتتە تاش ئاتىدۇ. تاشنى ئېتىپ بولغاندىن كېيىن كاتەكنىڭ قېشىدا تۇرۇپ دۇئا قىلىدۇ ۋە ئىستىغپار ئېيتىدۇ. ئاندىن ئۈچىنچى كاتەكنىڭ قېشىغا كېلىدۇ. ئۇنىڭغىمۇ يەتتە تاش ئاتىدۇ. لېكىن تاشنى ئېتىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ يېنىدا تۇرۇپ دۇئا قىلمايدۇ ۋە ئىستىغپار ئېيتمايدۇ.

4. قۇربان ھېيتنىڭ ئۈچىنچى كۈنىنىڭ كېچىسىنىمۇ مىنادا يورىتىدۇ. ئۇ كۈنى تاكى كۈن ئېگىلگەنگە قەدەر مىنادا ساقلايدۇ. كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن تاش ئاتىدىغان يەرگە كېلىپ تاشنى ئىلگىرىكى كۈندە ئاتقان شەكىلدە ئاتىدۇ.

5. قۇربان ھېيتنىڭ ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى كۈنلىرى ئاتىدىغان تاشنى كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن ئېتىش سۈننەتتۇر. كۈن ئېگىلىشتىن ئىلگىرى ئېتىش مەكرۇھتۇر.

6. ئەگەر بىر ئادەم قۇربان ھېيتنىڭ ئۈچىنچى كۈنى مىنادىن مەككىگە كىرىپ كەتمەكچى بولۇپ يولدا كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن بولىدىغان قىستا قىستاڭچىلىقتىن قورقسا، تاشنى كۈن ئېگىلىشنىڭ ئالدىدا ئاتسىمۇ بولىدۇ.

7. ئەگەر بىر ئادەم قۇربان ھېيتنىڭ ئۈچىنچى كۈنى تاكى كۈن كىرىپ كەتكەنگە قەدەر مىنادىن مەككىگە قايتىپ كەتمىسە، ئۇنىڭ تاكى قۇربان ھېيتنىڭ تۆتىنچى كۈنىدىكى تاشنى ئاتماي تۇرۇپ مىنادىن قايتىپ كېتىشى مەكرۇھتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم قۇربان ھېيتنىڭ ئۈچىنچى كۈنىنىڭ كۈنى كىرىپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن كېچىدە مىنادىن قايتىپ كىرگەن بولسا، گۇناھكار بولىدۇ. لېكىن ئۇنىڭغا ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

8. ئەگەر ئۇ ئادەم قۇربان ھېيتنىڭ تۆتىنچى كۈنىنىڭ تېڭى ئاتقانغا قەدەر مىنا تېغىدا تۇرغان بولسا، ئۇنىڭغا شۇ كۈنىنىڭ تېشىنى ئېتىش ۋاجىبتۇر. بۇ كۈنىنىڭ تېشىنىمۇ خۇددى ئىلگىرى كۈندىكىلەرگە ئوخشاش كۈن ئېگىلگەندىن كېيىن ئاتىدۇ. كۈن ئېگىلىشتىن ئىلگىرى ئاتسىمۇ بولىدۇ، لېكىن مەكرۇھتۇر.

9. ئەگەر بىر ئادەم بىرەر كۈنىنىڭ تېشىنى ئاتمىغان بولسا، ئۇ تاشنىڭ قازاسىنى ئىككىنچى كۈنى قىلىدۇ. يەنى ئۇ تاشنى ئىككىنچى كۈنى ئاتىدۇ. ئۇ ئادەمگە ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ كۆزقارىشى بويىچە جازا ئۈچۈن بىر ھايۋان ئۆلتۈرۈش لازىم بولىدۇ. ئەمما ئىمام ئەبۇيۇسۇف بىلەن ئىمام مۇھەممەدنىڭ كۆزقارىشى بويىچە ئۇ ئادەمگە ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

10. ئېتىلماي قالغان تاشنىڭ قازاسىنى قىلىش تاكى قۇربان ھېيتىنىڭ تۆتىنچى كۈنىنىڭ كۈنى كىرىپ كەتكەنگە قەدەر داۋام قىلىدۇ. ئەگەر قۇربان ھېيتىنىڭ تۆتىنچى كۈنىنىڭ كۈنى كىرىپ كەتسە تاشنىڭ قازاسىنى قىلىدىغان ۋاقىت ئۆتۈپ كەتكەن ھېسابلىنىدۇ.

11. شەيتانغا تاشنى ئېتىپ بولۇپ مەككىگە قاراپ ماڭىدۇ. يولدا ئەبتەھ دەپ ئاتىلىدىغان بىر يەردە ئازراق تۇرۇپ دۇئا قىلىش سۈننەتتۇر.

## 709. سۇئال: خۇشلۇشۇش تاۋاپىنى قىلىش

1. مىنادىن قايتىپ كىرىپ مەككىدە تاكى ۋەتىنىگە قايتىدىغان ۋاقىت كەلگەنگە قەدەر تۇرىدۇ. قۇربان ھېيتىنىڭ تۆتىنچى كۈنىدىن كېيىن تاكى ۋەتىنىگە قايتىدىغان ۋاقىت كەلگەنگە قەدەر مۇددەت ئىچىدە ئۆزىگە، ئاتا ئانىسىغا ۋە مەسىلەن: ئۇستازىغا ئوخشاش ئۇستىدە ھەققى بار ئادەملەرگە ئاتاپ ئۆمرە ھەج قىلىدۇ.

2. ۋەتىنىگە قايتىدىغان ۋاقىت كەلگەندە مەككىدىن سەپەر قىلىپ چىقىپ كېتىشتىن ئىلگىرى خۇشلۇشۇش تاۋاپىنى قىلىدۇ. بۇ تاۋاپنى قىلىش ئېھرام باغلاش ئۈچۈن بەلگىلەپ بېرىلگەن يەرلەرنىڭ سىرتىدىن كەلگەن ئادەملەرگە ۋاجىبتۇر. ئەمما مەككىلىكلەرگە، مەككىنىڭ چېگراسىنىڭ سىرتىدا ۋە مەزكۇر يەرلەرنىڭ ئىچىدە ئولتۇرىدىغان ئادەملەرگە، ھەيزدار ۋە نىفاسدار ئاياللارغا ئۇ تاۋاپنى قىلىش ۋاجىب ئەمەس.

3. ھەيزدار ياكى نىفاسدار ئايال مەككىنىڭ ئۆيلىرىنىڭ قويرۇقىدىن ئايرىلىپ كېتىشتىن ئىلگىرى ھەيزىدىن ياكى نىفاسىدىن پاك بولغان بولسا، ئۇنىڭغا خوشلۇشۇش تاۋاپىنى قىلىش ۋاجىب بولىدۇ.

4. پەرز ھەجدىن كېيىن ئۆمرە ھەج قىلغان ۋاقىتدا قىلغان تاۋاپ خوشلۇشۇش تاۋاپىنىڭ ئورنىغا ھېساب بولمايدۇ.

5. زىيارەت تاۋاپىنىڭ كەينىدىن قىلىنغان ھەر قانداق تاۋاپ خوشلۇشۇش تاۋاپىنىڭ ئورنىغا ھېساب بولىدۇ.

6. خوشلۇشۇش تاۋاپىنىڭ ۋەتىنىگە قايتماقچى بولغان ۋاقىتتا قىلىنىشى مۇستەھەپتۇر.

7. ۋەتىنىگە قايتماقچى بولغان ئادەم بۇ تاۋاپتىن كېيىن ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇيدۇ، ئاندىن زەمزەم سۈيىدىن ئىچىدۇ. ئاندىن كەبىنىڭ قېشىغا تەكرار كېلىپ ئۇنىڭ قېشىدا دۇئا قىلىدۇ. بولۇپمۇ قارا تاش بىلەن كەبىنىڭ ئىشىكىنىڭ ئارىلىقىدا تۇرۇپ دۇئا قىلىدۇ. ئەگەر مۇمكىن بولسا، قارا تاشنى سۆيىدۇ.

8. تاكى ھەزۇرا ئىشكىدىن چىقىپ كەتكەنگە قەدەر كەبىدىن ئايرىلغىنىغا يىغلىغان، ھەسرەت چەككەن ۋە كۆزىنى كەبىدىن ئۈزمىگەن ھالەتتە ماڭىدۇ.

9. ھەيزدار ۋە نىفاسدار ئاياللار ھەرەم مەسجىدىنىڭ ئىشكىنىڭ قېشىدا تۇرۇپ دۇئا قىلىپ قايتىپ كېلىدۇ.

10. ھاجىلار ۋەتىنىگە قايتىدىغان ۋاقىتدا، ئەگەر مۇمكىن بولسا مەككىدىن مەسپىلە تەرىپىدىن چىقىپ كېتىدۇ ۋە چىقىدىغان ۋاقىتدا بىر نەرسە سەدىقە قىلىۋېتىدۇ.

11. ھەجگە قىلغان سەپىرىنىڭ ئاخىرى ئىپار يەنى ئەڭ ئېسىل بولۇشى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شەھرى بولغان مەدىنىگە قاراپ يولغا چىقىدۇ.

## 710. سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەجىنىڭ سۈپەتلىرىنىڭ بايانى

جەئفەر ئىبنى مۇھەممەد دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: بىز جابىر ئىبنى ئابدۇللاھنىڭ يېنىغا كىردۇق، مەن ئۇنىڭدىن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قانداق ھەج قىلغانلىقىنى ئېيتىپ بەرگەن بولساڭ، دېدىم. ئۇ بارمىقى بىلەن توققۇزنى ساندى. ئاندىن كېيىن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (ھىجرەتتىن كېيىن) توققۇز يىلغىچە ھەج قىلمىدى، ئونىنچى يىلى، ئۆزىنىڭ ھەجگە بارماقچى بولغانلىقىنى خەلققە ئېلان قىلدى. بۇنى ئاڭلىغان ئىنسانلار تەرەپ - تەرەپتىن مەدىنىگە قاراپ ئېقىشقا باشلىدى. ئۇلار ھەج پائالىيەتلىرىنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئەگىشىپ، ئۇ قانداق قىلسا شۇنداق ئادا قىلىشنى ئارزۇ قىلاتتى.

بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن بىللە يولغا چىقتۇق. زۇلھۇلەيفەگە يېتىپ بارغاندا، ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇھەممەد ئىبنى ئەبۇ بەكرىنى يەڭگىدى. ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھا قانداق قىلىشى توغرۇلۇق پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن سوراپ كېلىش ئۈچۈن ئادەم ئەۋەتتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: يۇيۇنۇپ، لاتا بىلەن چىڭ تاڭغىن، ئاندىن ئېھرام باغلىغىن ! دېدى. ئاندىن زۇلھۇلەيفەدىكى مەسجىدتە ناماز ئوقۇدى. ئاندىن (قەسۋا ئىسىملىك) تۆگىسىگە مىنىپ، بەيدا دېگەن جايغا كەلدى. قارىسام، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدى كەينى، ئوڭ سولى ئادەمگە لىق تولۇپتۇ. ئۇلارنىڭ بەزىلىرى ئۇلاغلىق، بەزىلىرى پىيادە ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئارىمىزدا ئىدى. ئۇنىڭغا ئايەت نازىل بولۇپ تۇراتتى، ئۇ بۇ ئايەتلەرنىڭ مەنىسىنى ياخشى بىلەتتى ۋە شۇنىڭغا ئاساسەن ئەمەل قىلاتتى، بىزمۇ ئۇنىڭغا ئەگىشەتتۇق. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەجگە نىيەت قىلىپ، تەۋھىد سۆزلىرى بىلەن مۇنداق تەلبىيە ئېيتتى: ھازىرمەن، ئى الله! سېنىڭ چاقىرىقىڭغا ئاۋاز قوشۇپ، بۇيرۇقىڭغا بىنائەن بۇ يەرگە كەلدىم. سېنىڭ ھېچ شېرىكىڭ يوقتۇر. سېنىڭ بۇيرىقىڭغا ئاساسەن كەلدىم. بارلىق مەدھىيىلەر، نېمەتلەر ۋە بارلىق ھۆكۈمرانلىق ھوقۇقى ساڭا مەنسۇپ، سېنىڭ ھېچ شېرىكىڭ يوقتۇر. بىزمۇ شۇنداق تەلبىيە ئېيتىپ، ئېھرام باغلىدۇق. بىزگە ھېچقانداق ئىنكاس بىلدۈرمەي، ئۆز تەلبىيەسىنى داۋاملاشتۇردى. بىزنىڭ نىيىتىمىزدە ھەج قىلىشلا بار ئىدى، ئۆمرە قىلىش خىيالىمىزغىمۇ كىرىپ باقمىغانىدى. شۇنداق قىلىپ بىز بەيتۇللاھقا يېتىپ باردۇق، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەجەر ئەسۋەدنى سىلىدى. ئاندىن ئۈچ قېتىم تېز قەدەملەر بىلەن، تۆت قېتىم نورمال مېڭىپ بەيتۇللاھنى تاۋاپ قىلدى. ئاندىن كېيىن ماقامى ئىبراھىمنىڭ ئالدىغا كېلىپ: {(كىشىلەرگە) مەقامى ئىبراھىمنى نامازگاھ قىلىڭلار (يەنى شۇ يەردە ناماز ئوقۇڭلار) دېدۇق} دېگەن ئايەتنى (سۇرە بەقەر، 125 - ئايەتنىڭ بىر قىسمى) ئوقۇدى. ئاندىن ماقامى ئىبراھىمنى ئۆزى بىلەن بەيتۇللاھنىڭ ئوتتۇرىسىغا ئېلىپ تۇرۇپ، ئىككى رەكئەت ناماز ئوقۇدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بۇ ئىككى رەكئەت نامازدا ”سۇرە ئىخلاس“ بىلەن ”سۇرە كافىرۇن“ نى ئوقۇدى، ئاندىن بەيتۇللاھنىڭ يېنىغا بېرىپ ھەجەر ئەسۋەدنى سىلىدى، ئاندىن ھەرام مەسجىدىنىڭ سەفا دەرۋازىسىدىن چىقىپ، ئۇدۇل سەفاغا قاراپ ماڭدى. سەفاغا يېقىنلاشقاندا: {سەفا بىلەن مەرۋە ھەقىقەتەن اللەنىڭ (دىنىنىڭ) ئالامەتلىرىدۇر} دېگەن ئايەتنى(

سۈرە بەقەر، 158 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى. ) ئوقۇدى ۋە: «الله باشلىغان يەردىن باشلايمىز» دەپ، سەئيىنى سەفادىن باشلىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەفانىڭ ئۈستىگە چىقىپ بەيتۇللاھنى كۆرۈپ تەكبىر ئېيتتى ۋە اللەنىڭ بار ۋە بىرلىكىنى جاكارلاپ: يالغۇز بىر اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر. اللەنىڭ شېرىكى يوقتۇر، پادىشاھلىق پەقەت اللەقىلا خاستۇر، بارلىق گۈزەل مەدھىيەلەر پەقەت اللەقىلا مەنسۇپتۇر. الله تىرىلدۈرگۈچى ۋە ئۆلتۈرگۈچىدۇر، ھەر نەرسىگە قادىردۇر، يالغۇز بىر اللەتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر. الله ۋەدىسىنى ئىشقا ئاشۇرۇپ، بەندىسىگە (يەنى مۇھەممەد سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە) ياردەم قىلدى، ئۆزى يالغۇز ئىتتىپاقداش قوشۇننى مەغلۇب قىلدى دېدى، ئاندىن دۇئا قىلدى. بۇنى ئۈچ قېتىم تەكرارلاپ، ھەر قېتىمدا دۇئا قىلدى. ئاندىن مەرۋەگە قاراپ چۈشۈشكە باشلىدى ۋە تۈزلۈككە چۈشكەندە يۈگۈردى. تۈزلۈكتىن مەرۋەگە سالماق قەدەملەر بىلەن چىقتى. سەفادا نېمە قىلغان بولسا، مەرۋەدىمۇ شۇنى قىلدى. تاۋاپنى مەرۋەدە ئاخىرلاشتۇرۇپ: ئەگەر بالدۇرراق ئويلاشقان بولسام، قۇربانلىق ئېلىپ كەلمەي، ئەلۋەتتە، ھەج نىيىتىنى ئۆمرەگە ئۆزگەرتكەن بولاتتىم. كىم قۇربانلىق ئېلىپ كەلمىگەن بولسا، ھەج نىيىتىنى ئۆمرەگە ئۆزگەرتىپ ئېھرامدىن چىقسۇن! دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە قۇربانلىق ئېلىپ كەلگەنلەردىن باشقىلارنىڭ ھەممىسى چېچىنى قىسقارتىپ ئېھرامدىن چىقتى. سۇراقە ئىبنى جۇئشۇم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئورنىدىن تۇرۇپ: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! بۇ يىللا مۇشۇنداق قىلامدۇق ياكى ئەبەدىي مۇشۇنداق داۋاملاشتۇرامدۇق؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بارماقلىرىنى بىر ـ بىرىگە گىرەلەشتۈرۈپ: ئۆمرە بىلەن ھەج بىر بىرىگە مۇشۇنداق گىرەلىشىپ كەتتى. بۇ يىللا ئەمەس، بەلكى داۋاملىق مۇشۇنداق بولىدۇ، بۇ يىللا ئەمەس، بەلكى داۋاملىق مۇشۇنداق بولىدۇ، دېدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەمەندىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تۆگىلىرىنى ئېلىپ كەلگەندى. ئۇ، فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئېھرامدىن چىقىپ، رەڭلىك كىيىم كىيگەن ۋە سۇرمە تارتىۋالغانلىقىنى كۆرۈپ، ئاچچىقلانغان ھالدا: كىم سېنى بۇنداق قىلىشقا بۇيرىدى؟ دەپ سورىدى. فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: دادام بۇيرىدى، دېدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ (كېيىن) ئىراقتىكى ۋاقتىدا مۇنداق دېگەنىدى: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىمۇ فاتىمەنىڭ قىلغانلىرىنى ئەيىپلەشكە ئۈندەش ۋە بۇ ھەقتە پەتىۋا سوراش ئۈچۈن دەرھال پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا باردىم ۋە ئەھۋالنى ئېيتىپ: مەن ئۇنىڭ قىلغانلىرىنى قوبۇل قىلالمىدىم، ئۇ: دادام مېنى شۇنداق قىلىشقا بۇيرىدى، ـ دەۋاتىدۇ، ـ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ راست ئېيتىپتۇ، راست ئېيتىپتۇ. سەن ھەجگە نىيەت قىلغاندا، نېمە دېدىڭ؟ دەپ سورىدى. مەن: ئى الله! مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئوخشاش نىيەت قىلدىم، دېگەنىدىم، ـ دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداق بولسا، مەندە قۇربانلىق قىلىدىغان مال بار، شۇڭا سەن ئېھرامدىن چىقمىغىن! دېدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەمەندىن ئېلىپ كەلگەن قۇربانلىق بىلەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەدىنىدىن ئېلىپ كەلگەن قۇربانلىقنىڭ سانى يۈزگە يېتەتتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە قۇربانلىق ئېلىپ كەلگەنلەردىن باشقىلار چېچىنى قىسقارتىپ ئېھرامدىن چىقتى. ئېھرامدىن چىققانلار زۇلھەججە ئېيىنىڭ سەككىزىنچى كۈنى قايتىدىن ھەجگە ئېھرام باغلاپ، باشقىلار بىلەن بىرگە مىناغا قاراپ يولغا چىقتى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەممۇ تۆگىسگە مىنىپ يولغا چىقتى. مىنادا پېشىن، ئەسىر، شام، خۇپتەن نامىزى ۋە بامدات نامىزىنى ئوقۇدى. ئاندىن كۈن چىققۇچە كۈتۈپ تۇردى. بۇيرۇقىغا بىنائەن، چۈپۈردىن توقۇلغان چېدىرى (ئەرەفاتنىڭ) نەمىرە دېگەن يېرىگە ئاپىرىلىپ قۇرۇلدى. ئاندىن ئەرەفاتقا قاراپ يولغا چىقتى. قۇرەيشلەر خۇددى جاھىلىيەت دەۋرىدە ئۆزلىرى قىلغاندەك، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىمۇ مۇزدەلىفەدىكى مەشئەرىلھەرامدا ( مەشئەرىلھەرام - مۇزدەلىفەدىكى قۇزەھ ناملىق بىر تاغقا بېرىلگەن نام. پۈتۈن مۇزدەلىفە رايونى مەشئەرىلھەرام دەپ ئاتىلىدۇ، دېگۈچىلەرمۇ بار) توختايدۇ دەپ ئويلاشقانىدى. لېكىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ يەردە توختىماي، ئۇدۇل ئەرەفاتقا يېتىپ باردى ۋە نەمىرەگە قۇرۇلغان چېدىرىگە چۈشتى. كۈن ئېگىلگەندە، (قەسۋا) ناملىق تۆگىسىنى جابدۇشقا بۇيرىدى. ئاندىن تۆگىسىگە مىنىپ ۋادىنىڭ ئوتتۇرىسىغا كەلگەندە، كىشىلەرگە نۇتۇق سۆزلىدى. ئاخىدا مۇنداق دېدى: سىلەردىن مەن توغرۇلۇق سورىلىدۇ، شۇ چاغدا نېمە دەيسىلەر؟ كىشىلەر: بىز گۇۋاھلىق بېرىمىزكى، سەن بىزگە تەبلىغ قىلدىڭ، ۋەزىپەڭنى تولۇق ئادا قىلدىڭ، بىزگە نەسىھەت بەردىڭ، دەپ جاۋاب بېرىشتى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كۆرسەتكۈچ بارمىقىنى بىر ئاسمانغا، بىر كىشىلەرگە قارىتىپ تۇرۇپ: ئى اللە، گۇۋاھ بول! ئى اللە، گۇۋاھ بول! ئى اللە، گۇۋاھ بول! دەپ ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ئاندىن كېيىن، بىلال ئەزان ئوقۇپ، تەكبىر ئېيتتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جامائەتكە ئىمام بولۇپ پېشىن نامىزىنى ئوقۇدى. پېشىندىن كېيىن، بىلال يەنە تەكبىر ئېيتتى، ئەسىر نامىزىنى ئوقۇدى. ئۇ ئىككى نامازنىڭ ئارىلىقىدا ھېچ قانداق ناماز ئوقۇمىدى. ئاندىن تۆگىسىگە مىنىپ، مەۋقىفكە (تۇرۇش مەيدانىغا) كەلدى ۋە تۆگىسىنىڭ بېقىنىنى يوغان قۇرام تاشقا يېقىن ئەكىلىپ، كىشىلەرگە ئالدىنى قىلىپ، قىبلىگە يۈزلەندى ۋە كۈن پاتقۇچە شۇ يەردە تۇردى. ئۇندىن كېيىن، ئۇسامەنى كەينىگە مىندۈرۈپ (مۇزدەلىفەگە قاراپ) يولغا چىقتى، تۆگىنىڭ چۇلۋۇرىنى، تۆگىنىڭ بېشى ئىگەرنىڭ ئاستىدىكى تېرىگە تېگىپ كېتەي دەپ قالغىچىلىك دەرىجىدە چىڭ تارتىپ ئاستىلىتىپ، ئوڭ قولى بىلەن كىشىلەرگە: جامائەت ئاستىراق! جامائەت ئاستىراق! دەپ ئىشارەت قىلاتتى. ھەر قۇم دۆۋىسىگە كەلگەندە، تاكى تۆزلەڭلىككە چىققۇچە تىزگىنىنى سەل قويۇپ بېرەتتى. نىھايەت، مۇزدەلىفەگە يېتىپ كەلدى ۋە ناماز شام بىلەن ناماز خۇپتەننى بىر ئەزان، ئىككى تەكبىر بىلەن جەمئى قىلىپ ئوقۇپ بەردى. ئىككى نامازنىڭ ئارىسىدا ھېچبىر ناماز ئوقۇمىدى. ئاندىن تاڭ ئاتقىچە يېتىپ، تاڭ سۈزۈلگەندە بامدات نامىزىنى ئوقۇدى. ئاندىن تۆگىگە مىنىپ، مەشئەرىلھەرامغا باردى ۋە ئۈستىگە چىقىپ، اللە تائالاغا ھەمدۇسانا، تەكبىر ۋە تەھلىل ئېيتىپ، اللەنىڭ بار ۋە بىر ئىكەنلىكىنى جاكارلاپ :" ئەلھەمدۇلىللاھى ۋاللاھۇ ئەكبەر لائىلاھە ئىللەللاھۇ ۋەھدەھۇ لاشەرىيكە لەھۇ " دەپ تاكى تاڭ خېلى سۈزۈلگىچە شۇ يەردە تۇردى. ئاندىن فەزل ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى كەينىگە مىندۈرۈپ، كۈن چىقىشتىن بۇرۇن مىناغا قاراپ ئاتلاندى. فەزل ئىبنى ئابباس چاچلىرى چىرايلىق، تېنى ئاق، كېلىشكەن بىرى ئىدى. يولدا يۈگرەپ كېتىۋاتقان ئاياللار ئۇچرىغانىدى، فەزل ئۇلارغا قاراشقا باشلىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قولى بىلەن ئۇنىڭ يۈزىنى توسۇۋالغانىدى، ئۇ يۈزىنى يەنە بىر تەرەپكە بۇراپ، ئۇ تەرەپتىن قاراشقا باشلىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قولىنى ئۇ تەرەپكە يۆتكىسە، ئۇ يۈزىنى يەنە بىر تەرەپكە يۆتكەيتتى. نىھايەت، ئۇلار مۇدەسسىر دېگەن

جايغا يېتىپ باردى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تۆگىسىنى تېزلىتىپ، چوڭ شەيتانغا بارىدىغان ئوتتۇرا يولغا كىردى ۋە دەرەخ ئاستىدىكى چوڭ شەيتاننىڭ يېنىغا كېلىپ، ۋادىنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ ئۇششاق تاشلاردىن يەتتە تاش ئاتتى. ھەر ئاتقاندا تەكبىر ئېيتاتتى. ئاندىن قۇربانلىق قىلىنىدىغان يەرگە بېرىپ، ئۆز قولى بىلەن 63 تۇياق تۆگە بوغۇزلىدى. ئاندىن پىچاقنى ئەلىگە بەردى. قالغىنىنى ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بوغۇزلىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قۇربانلىقىغا ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى شېرىك قىلغانىدى. ئاندىن ھەر بىر قۇربانلىقتىن بىر پارچە گۆشنى قازانغا سېلىپ پىشۇردى ۋە گۆشنى يەپ، شورپىسىنى ئىچتى. ئاندىن تۆگىسىگە مىنىپ، بەيتۇللاھقا قايتىپ تاۋاپ قىلدى، مەككىدە پېشىن نامىزىنى ئوقۇدى. ئابدۇلمۇتتەلىب قەبىلىسىدىكىلەر زەمزەم سۈيىگە مەسئۇل بولۇپ، قۇدۇقتىن سۇ تارتىپ، ھاجىلارغا بېرەتتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇلارنىڭ يېنىغا بېرىپ: ئى ئابدۇلمۇتتەلىب جەمەتى! زەمزەم تارتىڭلار. ئەگەر باشقىلارنىڭمۇ بۇ يەرگە كېلىشىپ، قىستاڭچىلىق چىقىرىشىدىن قورقمىغان بولسام، ئەلۋەتتە، مەنمۇ سىلەر بىلەن بىللە زەمزەم تارتاتتىم دېدى. ئۇلار بىر سوغا سۇ تارتىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە سۇنغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭدىن قانغىچە ئىچتى. (ئەبۇ داۋۇد1905)

## 711. سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ «ھەججەتۇل ۋىدا» دا سۆزلىگەن نۇتقى

بىر - بىرىڭلارنىڭ جېنىغا ۋە مېلىغا چېقىلىش، خۇددى مۇشۇ كۈنىنىڭ، مۇشۇ ئاينىڭ ۋە مۇشۇ يۇرتىنىڭ ھۆرمىتىنى ساقلىماسلىق ھارام قىلىنغانغا ئوخشاشلا ھارام قىلىندى. جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ ئىشلىرىنىڭ ھەممىسى بىكار قىلىندى. ئى خالايىق ! جاھىلىيەت دەۋرىدىكى خۇن دەۋاسىنىڭ ھەممىسى ئىناۋەتسىز. مەن ئالدى بىلەن جەمەتىمىزدىن رەبىئە ئىبنى ھارىس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىبنىڭ خۇن دەۋاسىنى ئىناۋەتسىز قىلدىم (ئۇ، بەنى سەئد قەبىلىسىگە ئىنىكئانىغا بېرىلگەن بولۇپ، ھۇزەيل قەبىلىسى تەرىپىدىن ئۆلتۈرىۋېتىلگەنىدى). بىلىڭلاركى، جاھىلىيەت دەۋرىدىكى جازانىمۇ ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى. مەن ئالدى بىلەن جەمەتىمىزدىن ئاببباس ئىبنى ئابدۇلمۇتتەلىبنىڭ جازانىلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇردۇم، ئۇنىڭ بارلىق جازانىسى ئىناۋەتسىز قىلىندى. ئى خالايىق ! ئاياللارغا مۇئامىلە قىلىشتا اللەنى كۆز ئالدىڭلارغا ئەكىلىپ تۇرۇپ مۇئامىلە قىلىڭلار! ئۇلار اللەنىڭ سىلەرگە بېرىلگەن ئامانەتلىرى، ئۇلارنى اللەنىڭ كەلىمىسى بىلەن ئۆزۈڭلارغا ھالال جۈپتى قىلدىڭلار، ئاياللىرىڭلارنىڭ زىممىسىدە سىلەرنىڭ (ئۇلار رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك) ھەققىڭلار بار. سىلەرنىڭ ھەققىڭلار شۇكى، ئاياللىرىڭلار ئۆيۈڭلارغا سىلەر ياقتۇرمايدىغان كىشىلەرنى دەسسەتمەسلىكى كېرەك. ئەگەر ئۇنداق قىلىپ سالسا، ئۇلارنى ئەدەپلەش مەقسىتىدە ئاستىراق ئۇرۇڭلار. سىلەرنىڭ زىممەڭلەردىمۇ ئۇلارنىڭ (سىلەر رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك) ھەققى بار. ئاياللىرىڭلارنىڭ سىلەرنىڭ ئۈستۈڭلاردىكى ھەققى بولسا، ئۇلارنى چىرايلىق رەۋىشتە ئاش - نان، كىيىم - كېچەك بىلەن تەمىنلەشتۇر. مەن سىلەرگە اللەنىڭ كىتابىنى قويۇپ كېتىمەن. ئۇنىڭغا مەھكەم ئېسىلساڭلار، ھەرگىزمۇ ئېزىپ كەتمەيسىلەر.

# ئالتىنچى باپ. ھەجدىكى ئاياللارغا، كىچىك بالىلارغا، كىسەللەرگە، ۋاكالىتەن ھەج قىلىشقا ، توسۇلۇپ قىلىشقا ئوخشاش ئىشلارنىڭ بايانى

## 712. سوئال: ھەجنىڭ ئاياللارغا خاس ھۆكۈملىرى

1) ئاياللار ھەج سەپىرىدە ئېرى ياكى مەھرەم تۇغقىنىنىڭ ھەمراھ بولۇشىغا ئېھتىياجلىقتۇر. ئەگەر ئايال تالاق ئىددىتىنى ياكى ئۆلۈم ئىددىتىنى تۇتۇۋاتقان بولسا، ئۇنىڭ پەرز ھەجگە ياكى ئۆمرە ھەجگە بېرىشى ھارامدۇر.

2) ئاياللار ئېھرام باغلىغاندا ئەرلەرنىڭ ئەكسىچە، تىكىلگەن كىيىملەرنى كىيىدۇ.

3) ئاياللار تاۋاپ ۋە سەئى قىلىش ئىشلىرىدا بىر خىل ماڭىدۇ. ئەرلەرگە ئوخشاش تاۋاپنىڭ ئالدىنقى ئۈچىدە ۋە سافا بىلەن مەرۋە ئوتتۇرىسىدىكى ئىككى يېشىل چىراق ئارىسىدا يۈگۈرمەيدۇ. سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلانغاندا ئەگەر بەك قىستا قىستاڭ بولسا، سافا تېغىنىڭ ئۈستىگە چىقمايدۇ.

4)ئەگەر ئايال كىشى ئەتىسى مىنا تېغىدا شەيتانغا تاش ئاتىدىغان يەردە بولىدىغان قىستا قىستاڭچىلىقتىن قورقۇپ مىناغا بۇرۇن كېلىپ تاشنى ئېتىۋېلىش ئۈچۈن مۇزدەلىفەدە تۇرمىغان بولسا، ئۇنىڭغا مۇزدەلىفەدە تۇرمىغانلىق ئۈچۈن بېرىلىدىغان بىر ھايۋان ئۆلتۈرۈش جازاسى بېرىلمەيدۇ.

5) ئاياللار ئېھرامدىن چىققاندا بېشىنى چۈشۈرمەيدۇ. بەلكى ھەر بىر چېچىنىڭ ئۈچىدىن ئاز بىر مىقدارنى كېسىدۇ.

6) ئاياللار « لەببەيكە» نى ئاۋازلىق ئوقۇمايدۇ.

7) ئاياللار ھەجەرۇل ئەسۋەدنىڭ يېنىغا خالىغان ۋاقىتتا بارمايدۇ. پەقەت ئەرلەردىن خالىي بولغان مەخسۇس ۋاقىتلاردىلا بارسا بولىدۇ. قارا تاشنىڭ ئەتراپى قىستا قىستاڭ بولسا قارا تاشنى سۆيمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام تۇرغان يەر بەك قىستاڭلىغۇ بولسا، ئۇ يەرنىڭ ئارقىسىدىمۇ ناماز ئوقۇماي باشقا يەردە ئوقۇيدۇ.

8) ئاياللار ئېھرام باغلىغاندا ئەرلەرنىڭ ئەكسىچە بېشىنى يۆگەيدۇ.

9) ئايلىق ئادەت ياكى تۇغۇت، ئاياللارنىڭ ئېھرام باغلىشى ئۈچۈن توسقۇن بولالمايدۇ. ئەگەر ئايال كىشى ھەيز كۆرۈپ قالغانلىق ياكى نىفاسدار بولۇپ قالغانلىق سەۋەبى بىلەن زىيارەت تاۋاپىنى قىلىشنى ئۆز ۋاقتىدىن كېچىكتۈرۈۋەتكەن بولسا، ئۇنىڭغا يەنە جازا كەلمەيدۇ.

10)شەيتانغا ئاتىدىغان تاشنى ئۇ يەردىكى قىستا قىستاڭچىلىقتىن قورقۇپ ئۇنى ئېتىش مۇستەھەپ بولغان ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتتا مەسىلەن: كېچىگە ئوخشاش باشقا ۋاقىتتا ئاتسىمۇ ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.

11) ئەگەر ئايال كىشى ھەيز كۆرۈپ قالغانلىق ياكى نىفاسدار بولۇپ قالغانلىق سەۋەبى بىلەن خوشلۇشۇش تاۋاپىنى قىلمىغان بولسا، ئۇنىڭغا ئۇ ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

## 713. سوئال: ھەجنىڭ كىچىك بالىلارغا خاس ھۆكۈملىرى

تېخى بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىنىڭ ھەج قىلىشى توغرىدۇر.

1. كىچىك بالىنىڭ قىلغان ھەجى ئۇنىڭ ئۈچۈن بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىن قىلىش پەرز بولغان پەرز ھەجگە ئەمەس نەپلە ھەجگە ھېساب بولىدۇ.

2. كىچىك بالا ئۆزى قىلالمايدىغان ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى ئۆنىڭغا ئىگە بولۇپ ئاپارغان ئادەم قىلىپ بېرىدۇ.

3. كىچىك بالا مەيلى ئاق قارىنى پەرق ئەتكىدەك ياشتا بولسۇن مەيلى ئۇنىڭدىن كىچىك ياشتا بولسۇن ئۆزى قىلالايدىغان ھەجنىڭ پائالىيەتلىرىنى ئۇنىڭغا ئىگە بولغان ئادەم قىلىپ بەرمەيدۇ. بولۇپمۇ تاۋاپتىن كېيىن ئوقۇلىدىغان ئىككى رەكەت نامازنى كىچىك بالىغا ئىگە بولغان ئادەم ھەرگىز ئۇ بالا ئۈچۈن ئوقۇپ بەرمەيدۇ. ئەمما تاۋاپنى ئەگەر كىچىك بالا ئاق قارىنى پەرق ئەتكىدەك ياشتا بولسا، ئۆزى قىلىدۇ.

4. ئەگەر بالا ئۇ ياشتا بولمىسا، بالىنى ئۇنىڭغا ئىگە بولغان ئادەم كۆتىرىپ بىللە تاۋاپ قىلىدۇ.

5. ئەرافاتتا تۇرۇشقا، سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىشقا ۋە تاش ئېتىشقا ئوخشاش ئىشلارنى ئەگەر بالا ئۆزى قىلالمايدىغان دەرىجىدە بولسا بالىغا ئىگە بولغان ئادەم قىلىپ بېرىدۇ.

6. بالىنىڭ ئىگىسى بالىنى ئۇنىڭ تىكىلگەن كىيىم كەيگەنگە ۋە خۇشپۇراقلىق نەرسىنى ئىشلەتكەنگە ئوخشاش ئېھرامنى بۇزۇدىغان ئىشلارنى قىلىشتىن يىراق تۇتۇشى لازىم. ئەگەر كىچىك بالا مەزكۇر ئىشلارغا ئوخشاش ئېھرامنى بۇزۇدىغان بىرەر ئىشنى قىلىپ سالغان بولسا، ئۇنىڭغا ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ.

7. ئۇ ھەجنىڭ ۋاجىبلىرىدىن ياكى پەرزلىرىدىن بىرەرسىنى قىلماي قالغان بولسىمۇ ئۇنىڭغا ھېچقانداق جازا كەلمەيدۇ ۋە ھەجنىڭ قازاسىنى قىلىشمۇ لازىم بولمايدۇ. چۈنكى بالاغەتكە يەتمىگەن بالىنىڭ بىر ئىبادەتنى باشلىشى بىلەن ئۇ ئىبادەت ئۇنىڭغا تاكى ئۇنى ئاياغلاشتۇرمىسا بولمايدىغان دەرىجىدە لازىم بولۇپ كەتمەيدۇ.

8. ئەگەر كىچىك بالا ئېھرام باغلاپ بولغاندىن كېيىن بالاغەتكە يەتكەن، بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىن ئەرافاتتا تۇرۇشتىن ئىلگىرى ئېھرامنى پەرز ھەجنى نىيەت قىلىپ قايتا باغلىغان بولسا، ئۇنىڭ قىلغان ھەجى پەرز ھەجگە ھېساب بولىدۇ ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئۈستىدىكى پەرز ھەج ئادا بولغان بولىدۇ.

9. ئەگەر ئۇ بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىن ئېھرامنى پەرز ھەجنى نىيەت قىلىپ تۇرۇپ قايتا باغلىمىغان بولسا، ئۇنىڭ قىلغان ھەجى نەپلە ھەجگە ھېساب بولىدۇ.

10. بارلىق مەسىلىلەردە، ساراڭ بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ ھۆكمى خۇددى كىچىك بالىنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر.

## 714. سۇئال: كېسەل ئادەمنىڭ ھەجنىڭ بايانى

1. ھەج قىلىشنى نىيەت قىلىپ ھەرەمگە ماڭغان بىر ئادەم ئېھرام باغلايدىغان يەرگە كەلگەندە ئېھرام باغلاشتىن ئىلگىرى ھۇشىدىن كەتكەن ياكى كېسەل بولۇپ قېلىپ قاتتىق ئويقىغا كەتكەن بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ بۇيرۇقى بىلەن ياكى ئۇنىڭ بۇيرۇقىسىز ئۇنىڭ ھەمراھىسى ياكى باشقا بىر ئادەم ئۇنىڭ ئۈچۈن ھەجگە نىيەت قىلىپ قويىدۇ ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن تەلبىيە ئېيتىپ قويىدۇ. ئۇ تەلبىيەدە كىسەل ئادەمنىڭ ئىسمىنى ئاتايدۇ. شۇنداق قىلسا كېسەل بولۇپ قېلىپ ئويقۇغا كەتكەن ياكى ھۇشىدىن كەتكەن ئۇ ئادەم ئېھرام باغلىغان ھېسابلىنىدۇ ۋە ئۇنىڭ قىلغان ھەجى پەرز ھەج ئۈچۈن ھېساب بولىدۇ.

2. ئەگەر ھۇشىدىن كەتكەن ئادەم ئېھرام باغلىنىپ بولغاندىن كېيىن ھۇشىغا كەلگەن ياكى قاتتىق ئويقۇغا كەتكەن كېسەل ئويغانغان بولسا، ئۇلارنىڭ ھەجنىڭ قالغان پائالىيەتلىرىنى

ئۆزلىرىنىڭ قىلىشى لازىم.

3. ئەگەر ھۇشىدىن كەتكەن ئادەم ھۇشىغا كەلمىگەن ياكى ئۇيقىغا كەتكەن كېسەل ئويغانمىغان بولسا، ھەمراھلىرى ئۇلارنى ئەرافات تېغىغا كۆتىرىپ ئېلىپ چىقىپ ئازراق مۇددەت بولسىمۇ ئۇ يەردە تۇرغۇزىدۇ ۋە كۆتۈرگەن ئادەم ئۇنىڭ نامىدىن تاۋاپ قىلىشنى نىيەت قىلىپ تۇرۇپ ئۇنى كۆتىرىپ تۇرۇپ تاۋاپ قىلغۇزىدۇ.

4. شەيتانغا تاش ئاتىدىغان ۋە سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىلىقىدا ئايلىنىدىغانغا ئوخشاش ھەجنىڭ باشقا پائالىيەتلىرىنى ئۇ ئادەملەرنى شۇ پائالىيەتلەرنى قىلىدىغان يەرگە بىللە ئېلىپ بارماستىن ھەمراھلىرى ئۇلارنىڭ نامىدىن قىلىدۇ. چۈنكى بۇ پائالىيەتلەر ھەجنىڭ ۋاجىبلىرىنىڭ قاتارىدىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ پائالىيەتلەرنى ياشىنىپ قالغانلىق سەۋەبىدىن قىلالمىغان ئادەمنىڭ نامىدىن باشقا بىر ئادەمنىڭ قىلىشىمۇ توغرىدۇر.

5. ئەگەر بىر ئادەم ئۆزى ئېھرام باغلاپ بولغاندىن كېيىن ھۇشىدىن كەتكەن بولسا، ھەمراھلىرى ئۇنى ئەرافات تېغىغا كۆتىرىپ ئېلىپ كېلىشى ۋە كۆتىرىپ زىيارەت تاۋاپىنى قىلدۇرۇشى لازىم.

## 715. سۇئال: باشقىلارنىڭ نامىدىن ھەج قىلىشنىڭ ھۆكمى

ناماز ۋە روزىغا ئوخشاش تەن بىلەن ئادا قىلىنىدىغان ئىبادەتلەردە ئۇنى ئادا قىلىش ئۈچۈن باشقىلارنى ۋەكىل قىلىش ھەرگىز توغرا بولمايدۇ. زاكاتقا ئوخشاش مال ئارقىلىق ئادا قىلىنىدىغان ئىبادەتتە ئۇنى ئادا قىلىش ئۈچۈن باشقىلارنى ۋەكىل قىلىش توغرىدۇر. ئەمما ھەجگە ئوخشاش ھەم تەن بىلەن ھەم مال بىلەن ئادا قىلىنىدىغان ئىبادەتتە، ئۇنى ئۆزى ئادا قىلىشتىن ئاجىز كەلگەن ئادەم ئورنىدا باشقا بىرسىنىڭ ئادا قىلىشىنى ۋەكىل قىلسا بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇستىگە ھەج پەرز بولۇپ ئۇنى ئادا قىلىشتىن ئاجىز كەلگەن ئادەم باشقا بىرىنىڭ يا ئۆزى ھايات ۋاقتىدا ياكى ئۆلۈپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئۆزىنىڭ نامىدىن ھەج قىلىشنى ۋەكىل قىلىش ئارقىلىق ئۇنى ئۆز نامىدىن ھەج قىلدۇرۇشى لازىم.

1. ھەجنى ئادا قىلىشتىن ئاجىزلىق قىلىش ئۆلۈپ كېتىش ياكى كور بولۇپ قالغانغا ۋە قاتتىق قېرىپ كەتكەنگە ئوخشاش يوقۇلۇپ كېتىشىدىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەن بىر كېسەلگە گىرىپتار بولۇپ قېلىش ياكى يولنىڭ خاتىرجەم بولماسلىقى بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ.

2. ئەمما ئاجىزلىق ئايال كىشى ئۈچۈن يۇقىرىدا بايان قىلىنغان سەۋەبلەرگە قوشۇلۇپ يەنە مەھرەمنىڭ بولماسلىقى بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ.

3. بۇ سەۋەبلەر تاكى ئۇستىگە ھەج پەرز بولغان ئادەم ئۆلگەنگە قەدەر داۋام قىلسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆلۈشتىن ئىلگىرى ئۇ سەۋەبلەر تۈگىسە، ئۇنىڭغا ھەجنى ئۆزىنىڭ قىلىشى لازىم بولىدۇ.

4. ھەج قىلىشقا ۋەكىل قىلىنغان كىشىنىڭ قىلغان ھەجى ئۇنى ھەجگە ئەۋەتكەن ئادەمنىڭ نامىدىن بولغان بولىدۇ ۋە بارلىق ئۆلۇمالارنىڭ بىرلىككە كېلىشى بويىچە شۇنىڭ بىلەن ھەجگە ئەۋەتكەن ئادەمنىڭ ئۇستىدىكى ھەج ئادا بولغان ھېسابلىنىدۇ.

5. ئورنىغا باشقا بىرىنى ھەجگە ئەۋەتكەن ئادەم ئۇنىڭغا ھەج قىلىپ كېلىش ئۈچۈن كېتىدىغان بارلىق چىقىملارنى بېرىدۇ. ئەمما ھەجگە ئەۋەتمەكچى بولغان ئادەم بىلەن مەن ساڭا بۇنچىلىك مىقداردا پۇل بېرىمەن، سەن بۇ پۇل بىلەن مېنىڭ نامىمدىن ھەج قىلىپ كەلگىن، دېگەنگە

ئوخشاش ئۆزنى ئىجارىگە ئېلىش شەكلىدە پۇتۇشۇپ ئۆزنى ھەجگە ئەۋەتىشكە بولمايدۇ.

6. باشقىلار تەرىپىدىن ھەج قىلىپ كېلىشكە بۇيرۇلغان كىشى ھەجگە بۇيرۇغان ئادەمنىڭ پۇلىدىن ئۆزىگە يەتكىدەك خەجلەپ ئېشىپ قالغىنى بولسا، ئۇنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىدۇ.

7. ئەگەر ئۇ كىشى ھەجنى ئۆزىنىڭ پۇلىدىن خەجلەپ تۇرۇپ قىلغان بولسا، كەتكەن پۇلنى ھەجگە بۇيرۇغان ئادەمدىن ئالىدۇ.

8. ھەج قىلىشقا بۇيرۇلغان كىشى تاكى ھەجگە ئەۋەتكەن ئادەمنىڭ ۋەتىنىگە قايتىپ كېلىپ بولغىچە پۇلدىن يولدا ئېھتىياجلىق بولغان نەرسىلەرگە بەكمۇ ئىسراپ قىلماستىن بەكمۇ قىسىۋالماستىن نورمال چىقىم قىلىدۇ.

9. ئەگەر ھەجگە ئەۋەتىلگەن كىشى دىققەتسىزلىكىدىن مەسىلەن: يولدا ئىشلارنى تېز ھەل قىلمىغانلىغى ئوخشاش ھەجگە ئۈلگىرەلمىگەن بولسا، ئۇ كىشى كەتكەن چىقىمنى تۆلەپ بېرىدۇ.

10. ئەگەر ئۇ كىشى كېسەل بولۇپ قالغانلىغى ياكى بىرەر ھادىسە يۈز بەرگەنگە ئوخشاش سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ھەجگە ئۈلگىرەلمىگەن بولسا، كەتكەن چىقىمنى تۆلەپ بەرمەيدۇ.

11. باشقا بىرسىنىڭ ئورنىدا ھەج قىلىشنى ئۈستىگە ئالغان كىشى ئورنىدا باشقا بىرسىنى ئەۋەتمەي ھەجنى ئۆزى قىلىشى لازىم.

12. ئەگەر ئۇ كىشى ئۆزنى ھەج قىلىشقا بۇيرۇغان ئادەمنىڭ نامىدىن ھەج قىلىش ئۈچۈن باشقا بىرسىنى ئەۋەتكەن بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇ ئادەمنىڭ قىلغان ھەجى دەسلەپ بۇيرۇغان ئادەمنىڭ نامىدىن قىلىنغان ھېسابلانمايدۇ. لېكىن ئەگەر بىر ئادەم ۋەكىلگە سەن بۇ پۇل بىلەن خالىغىنىڭنى قىلغىن، دېگەن بولسا، بۇ ھالەتتە ۋەكىل مەيلى بىرەر سەۋەب بىلەن بولسۇن مەيلى سەۋەبسىز بولسۇن پۇلنى باشقا بىرسىگە بېرىپ ئۆزنى ھەجگە ئەۋەتسە بولىدۇ.

13. ئەگەر بىر كىشى مېنىڭ نامىمدىن پەقەت پالانى ئادەملا ھەج قىلسۇن، ئۇنىڭدىن باشقىسى ھەج قىلمىسۇن، دەپ ۋەسىيەت قىلغان بولسا، ئۇ كىشىنىڭ نامىدىن ھېلىقى ئادەمدىن باشقا بىرسىنىڭ قىلغان ھەجى توغرا بولمايدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى پەقەت مېنىڭ نامىمدىن پەقەت پالانى ئادەملا ھەج قىلسۇن، دەپ ۋەسىيەت قىلغان بولسا، مىراسخۇرلىرى ئۇنىڭ نامىدىن ھېلىقى ئادەمدىن باشقا بىر ئادەمنى ھەجگە ئەۋەتكەن بولسىمۇ ھەج توغرا بولىدۇ.

14. ئەگەر بىر كىشى بىر ئادەمگە بۇ پۇلنى مېنىڭ نامىمدىن ھەج قىلغان ئادەمگە بەرگىن، دەپ پول بەرگەن بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ پۇل بىلەن ئۇ كىشىنىڭ نامىدىن ھەج قىلىشى توغرا بولمايدۇ.

15. ئەگەر بىر ئادەم ھەج قىلىشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ ئۆلۈپ كەتكەن كىشىنىڭ نامىدىن ھەج قىلماقچى بولسا، ئۇ ھەجنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن ، ئەگەر ئۆلگەن كىشىنىڭ مال مۈلكۈنىڭ ئۈچتەن بىرى شۇنىڭغا چىقىشسا، ھەجنى ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن كىشىنىڭ يۇرتىدىن باشلاپ قىلىش لازىم. ئەگەر ئۇنىڭ قالدۇرۇپ قويۇپ كەتكەن مال مۈلكۈنىڭ ئۈچتەن بىرى شۇنىڭغا چىقىشمىسا، ھەجنى ئۇنىڭ نامىدىن ئۇنىڭ مال مۈلكى چىقىشقان يەردىن باشلاپ قىلىش لازىم.

16. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر بىر ئادەم باشقا بىرسىنى سەن بۇ پۇلغا مېنىڭ نامىمدىن ھەج قىلغىن، دەپ ۋەسىيەت قىلغان بولسا، ئەگەر پۇل يېتىشسە، پۇلنى ئالغان ئادەم ھەجنى ۋەسىيەت قىلغان كىشىنىڭ يۇرتىدىن باشلاپ قىلىدۇ. ئەگەر پۇل يېتىشمىسە ھەجنى پۇل يېتىشكەن يەردىن باشلاپ قىلىدۇ.

17. ئەگەر بىر ئادەم بىرسىنى ئۆزىنىڭ نامىدىن باشقا بىر شەھەردىن باشلاپ ھەج قىلىشقا ۋەسىيەت قىلغان بولسا، مەيلى ئۇ شەھەر مەككىگە يىراق شەھەر بولسۇن مەيلى يېقىن شەھەر بولسۇن ئۇنىڭ ھەجنى شۇ شەھەردىن باشلاپ قىلىشى لازىم.

18. باشقىلارنىڭ نامىدىن قىلىنغان ھەجنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن مۇسۇلمان بولغانغا ۋە بالاغەتكە يەتكەنگە ئوخشاش ھەجگە ئەۋەتىلىدىغان ئادەمنىڭ ھەج ئىبادىتىنى ئادا قىلىشقا شەرتلىرى توشقان ئادەم بولۇشى شەرتتۇر.

19. شەرتى توشسا تېخى ئۆزىنىڭ نامىدىن ھەج قىلمىغان ئادەمنىڭمۇ باشقىلار نامىدىن، ئاياللارنىڭ، ئەركىشىنىڭ نامىدىن ۋە بالاغەتكە يەتكەن كىچىك بالىنىڭمۇ باشقىلار نامىدىن ھەج قىلىشى توغرىدۇر.

20. بالاغەتكە يەتكەن، ھەج پائالىيەتلىرىنى ياخشى بىلىدىغان ۋە بۇرۇن ئۆزىنىڭ نامىدىن ھەج قىلغان بىر ئادەمنى ئەۋەتىش ئەڭ ياخشىدۇر.

21. ھەج قىلىشقا بۇيرۇلغان ئادەمنىڭ ئېھرام باغلىغان ۋاقتىدا ئېھرامنى ھەجگە بۇيرۇغان كىشىنىڭ نامىدىن قىلىشى شەرتتۇر. دىلىدا قىلغان نىيىتىگە قوشۇپ تىلى بىلەن مەن پالانىنىڭ نامىدىن ئېھرام باغلىدىم، ۋە ئى ئاللاھ! پالانىنىڭ نامىدىن ساڭا تەلبىيە ئېيتىمەن، دەپ شۇ كىشىنىڭ ئىسمىنى ئاتىشى ئەڭ ياخشىدۇر.

22. باشقا ئادەمنىڭ نامىدىن ھەج قىلىشقا بۇيرۇلغان ئادەمنىڭ ئېھرام باغلاش ئۈچۈن بەلگىلەپ بېرىلگەن يەرلەردىن ئېھرامسىز ئۆتمەسلىكى شەرتتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم مەزكۇر يەرلەردىن ئېھرامسىز ئۆتۈپ قالسا، ئۇنىڭ مەزكۇر يەرلەرگە قايتىپ بېرىپ شۇ يەردىن ئېھرام باغلاپ كېلىشى لازىم. ئەگەر ئېھرامنى مەزكۇر يەرلەرگە قايتىپ شۇ يەرلەردىن باغلىماي مەزكۇر يەرلەرنىڭ ئىچىدىن ياكى مەككىدىن باغلىسا، ئۇنىڭ ھەجى بۇزۇلۇپ كېتىدۇ.

23. باشقا ئادمنىڭ نامىدىن ھەج قىلىشقا بۇيرۇلغان كىشى دەسلەپتە ئۆمرە ھەج قىلغان، ئاندىن شۇ يىلى مەككىدىن ئېھرام باغلاپ ھەج قىلغان بولسا، ئۇمۇ ئەسلىدىكى بۇيرۇقتا خىلاپ ئىش قىلغان ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئۇ كىشى بۇيرۇلغان پەرز ھەجنىڭ سەپىرىنى ئۆمرە ھەجگە ئىشلەتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ كىشى كەتكەن چىقىمنى تۆلەيدۇ.

24. بىر ئادەم بىرسىنى ئۆزىنىڭ نامىدىن پەرز ھەج قىلىشقا ۋەسىيەت قىلغان، ئاندىن ئۇ كىشى ۋەسىيەت قىلغان ئادەمنىڭ نامىدىن نەپلە ھەج قىلغان بولسا، بۇ نەپلە ھەج ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ ئۆلۈپ كەتكەن ئۇ ئادەمنىڭ ئۈستىدىكى پەرز ھەجگە ھېساب بولمايدۇ. چۈنكى بۇ ھالەتتە ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئۇ ئادەمنىڭ مەقستى ھاسىل بولمىغان بولىدۇ. ئۇنىڭ مەقستى ھەجگە بەرگەن چىقىمنىڭ ساۋابىغا ئېرىشىش ئىدى.

### 716. سۇئال: يولدا توسۇلۇپ قېلىشنىڭ بايانى

يولدا توسۇلۇپ قېلىشتىن ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەم ئەرافاتتا تۇرۇشتىن ۋە زىيارەت تاۋاپىنى قىلىشتىن چەكلىنىش، ئۆمرە ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەم ئۆمرىنىڭ تاۋاپىنى قىلىشتىن چەكلىنىش، دېگەنلىك كۆزدە تۇتۇلىدۇ. يولدا توسۇلۇپ قېلىش تۆۋەندىكىدەك بىر نەچچە خىل يول بىلەن بولىدۇ.

1. دۈشمەنىنىڭ ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ.

2. يىرتقۇچ ھايۋانىنىڭ ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ.

3. تۇرمىگە كىرىپ قېلىش ياكى پادىشاھنىڭ چەكلىشى بىلەن بولىدۇ.
4. كېسەل ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ.
5. مەھرىمىنىڭ ئۆلۈپ قېلىش ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ.
6. پۇلنىڭ يوقاپ كېتىش ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ.
7. يولدىن ئېزىپ كېتىش ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ.
8. ئەرنىڭ چەكلىشى ۋاستىسى بىلەن بولىدۇ.

### 717. سۇئال: يولدا توسۇلۇپ قالغان ئادەمنىڭ ئېھرامدىن قانداق چىقىدىغانلىقىنىڭ بايانى

پەرز ھەجگە ياكى ئۆمرە ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەم يولدا توسۇلۇپ قالغان ۋە ئېھرامدىن چىقىپ كەتمەكچى بولسا، ئۇنىڭ ھەرەمگە ئۆلتۈرۈش ئۈچۈن بىر مال ياكى ئۇنىڭ پۇلىنى مەككىگە ئەۋەتىشى لازىم. يولدا توسۇلۇپ قالغان ئادەمنىڭ تاكى ئۆزىگە تۇسالغۇ بولغان ئامىل يوقالغىچە كۈتۈپ تۇرۇشمۇ دۇرۇس بولىدۇ. يولدا توسۇلۇپ قېلىپ ھەرەمدە بوغۇزلاش ئۈچۈن مال ئەۋەتكەن ئادەم، ھەتتا مال بوغۇزلىنىدىغان ۋاقىتتىن خەۋەرى بولۇپ ئېھرامدىن شۇ ۋاقىتتا چىقىش ئۈچۈن مالنى ئۇنىڭ نامىدىن بوغۇزلاش ئۈچۈن ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىپ ماڭغان ئادەم بىلەن ئۇنىڭ مالنى قايسى كۈندە بوغۇزلايدىغانلىقىنى توختۇتىۋېلىشى لازىم. ئەگەر يولدا توسۇلۇپ قالغۇچى جۈپ ھەجگە يەنى پەرز ھەج بىلەن ئۆمرە ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەم بولسا، ئۇنىڭ ئىككى ھەجنىڭ ئېھرامىدىن چىقىش ئۈچۈن ئىككى تۇياق مال ئەۋەتىشى لازىم. ئەگەر جۈپ ھەجگە ئېھرام باغلىغان ئادەم ئۆمرە ھەجى ئۈچۈن تاۋاپ قىلىپ بولغاندىن ۋە سافا بىلەن مەرۋەنىڭ ئارىسىدا ئايلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئەرافاتقا چىقىشتىن توسالغان بولسا، ئۇنىڭغا بىر مال ئۆلتۈرۈش لازىم. ئەگەر يولدا توسۇلۇپ قالغۇچى ھەرەمگە ئەۋەتىش ئۈچۈن مال ياكى ئۇنىڭ پۇلىنى ياكى ئۇنى بىللە ئەۋەتىدىغان ئادەم تاپالمىسا، تاكى ئۇنى تېپىپ ئەۋەتىپ مالنى ھەرەمدە بوغۇزلىتىپ ئېھرامدىن چىققانغا قەدەر ئېھراملىق ھالىتىدە تۇرىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ ئۇنىڭ ئورنىغا روزا تۇتۇشى ياكى سەدىقە بېرىشى يېتەرلىك بولمايدۇ.

## يەتتىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش، ۋە ئۇنى زىيارەت قىلىشتىكى قائىدە يۇسۇنلەر

### 718. سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىشنىڭ ھۆكۈمى

«پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش مۇستەھەپتۇر. قۇدرىتى يەتكەن ئادەمگە ئۇنى زىيارەت قىلىش ۋاجىبتۇر، دېگەن كۆز قاراشمۇ بار. ئەگەر ھەجگە كەلگەن ئادەم پەرز ھەجگە كەلگەن بولسا، ئالدى بىلەن پەرز ھەجنى ئادا قىلىدۇ. كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت، قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ نەپلە ھەج قىلىش نىيىتى بىلەن كەلگەن، مەككىگە بېرىشتا قەبرىنىڭ يېنىدىن ئۆتمىگەن بولسا، خالىسا دىسلەپ قەبرىنى زىيارەت قىلىدۇ خالىسا نەپلە ھەجنى قىلىدۇ. ئەگەر ئۇ مەككىگە بېرىشتا مەدىنىنىڭ يولى بىلەن ئۆتكەن بولسا، دەسلەپتە قەبرىنى زىيارەت قىلىدۇ. قەبرىنى زىيارەت قىلماقچى بولغان ئادەم قەبرىنى زىيارەت قىلىشنى نىيەت قىلىش بىلەن بىرگە يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىنىمۇ زىيارەت قىلىشنى نىيەت قىلىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «ئۇ مەسجىدتە ئوقۇلغان بىر

رەكەت ناماز ھەرەم مەسجىدىدىن باشقا مەسجىدتە ئوقۇلغان مىڭ رەكەت نامازدىن ياخشى›، دەپ خەۋەر بەردى. شۇنىڭدەك يەنە ئۇ مەسجىدتە قىلىنغان باشقا ئىبادەتلەرنىڭ ساۋابىمۇ كۆپ بولىدۇ.»

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش مۇستەھەپ ئىشلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر. بەلكى ۋاجىبقا يېقىن بىر ئىشتۇر. ئىنسانلارنىڭ بولۇپمۇ مۆئمىنلەرنىڭ ئۈستىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ناھايىتى كۆپ ئىلتىپاتى بار. چۈنكى ئۇ، مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ ئۆز نەپسلىرىدىنمۇ چارىدۇر. بۇنى ئاللاھ تائالائوچۇق بايان قىلىپ مۇنداق دېدى «پەيغەمبەر مۆئمىنلەرگە ئۇلارنىڭ ئۆز نەپسلىرىدىنمۇ چارىدۇر.»

## 719. سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىشتىكى ئەدەپ قائىدىلەر

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش مەقسىتى بىلەن بارغان ئادەم زىيارەت جەريانىدا تۆۋەندىكى ئەدەپ ئەخلاق ۋە قائىدە يۇسۇنلار بىلەن زىننەتلىنىشى لازىم.

1. مەدىنىگە كېتىپ بارغان يولدىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇت ۋە سالاملارنى كۆپ ئېيتىش لازىم.

2. مەدىنە مۇنەۋۋەر كۆرۈنگەنىسرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا تېخىمۇ كۆپ دۇرۇت ۋە سالام ئېيتىشى، ئاللاھ تائالادىن قىلغان بۇ زىيارىتىنى ئۆزى ئۈچۈن پايدىلىق قىلىشنى، ئۇنى قوبۇل قىلىشنى تىلىشى، ئەگەر تېز مېڭىشتا بىرەر زەرەر بولمىسا تېز مېڭىشى لازىم.

3. مەدىنىگە يېتىپ كەلگەندە دىلىدا ئۇ يەرنىڭ ھۆرمەتلىك، پەزىلەتلىك يەر ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇنىڭ پۈتۈن مەخلۇقاتلارنىڭ ئەڭ ياخشىسى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بىلەن ھۆرمەتلىك قىلىنغان بىر ئورۇن ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىشى لازىم. مەدىنىگە كەلگەن ئادەم ئۆزىنىڭ زېمىنىنىڭ شەرق ۋە غەربىدىكى مۆئمىنلەرنىڭ دىللىرى مايىل بولىدىغان پاك بىر يەردىكى شەھەردە ئىكەنلىكىنى داۋاملىق ئەسلەپ تۇرۇش لازىم. مەدىنە بولسا ئىسلامنىڭ مەنبەئى ۋە ئىماننىڭ توپلىنىدىغان يېرىدۇر.

4. قەبرىنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن كەلگەن ئادەمنىڭ، زىيارەتكە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىگە مېڭىشتىن ئىلگىرى يۇيۇنىشى ۋە ئۆزىدىن سەپەرنىڭ توپىلىرىنى تازىلىشى، ئەڭ چىرايلىق ۋە ئەڭ پاكىز كىيىملىرىنى كىيىشى لازىم.

5. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىنىڭ ئىشىكىنىڭ ئالدىغا بارغاندا ۋە مەسجىددىن چىققاندا دۇرۇد ئېيتىپ، دۇئا قىلىش سۈننەتتۇر.

6. مەسجىدىنىڭ ئىچىگە كىرگەندىن كېيىن ئەگەر مۇمكىن بولسا، رەۋدەتۇششەرىيفكە يەنى باغچىغا بېرىش لازىم.

7. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى بار ئۆينىڭ ئالدىغا كەلگەندە ئارقىسىنى قىبلە تەرەپكە ، يۈزىنى قەبرىنىڭ تىمى تەرەپكە قىلىپ قەبرىدىن تۆت گەز يىراقلىقتا تۇرۇپ كۆزىنى يۇمغان ھالەتتە ، دىلىنى دۇنيانىڭ بارلىق ئىشلىرىدىن ئۈزگەن ھالەتتە ، ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك كاتتا زاتنىڭ يېنىدا تۇرغانلىقىنى ئېسىگە ئالغان ھالدا تۇرۇپ ئاۋاز چىقارماستىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالام بېرىدۇ ۋە سالاملىرىنى يوللاپ دۇئا قىلىدۇ.

ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا سالىمىنى يەتكۈزۈپ قويۇشنى تەۋسىيە قىلغان

ئادەملەرنىڭ سالىمىنى يەتكۈزىدۇ. ئاندىن بىر گەز ئوڭ تەرەپكە سۈرۈلۈپ ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قەبرىسىنىڭ ئودۇلىسىدا تۇرۇپ ئۇنىڭغا سالام بېرىدۇ. ئاندىن بىر گەز ئوڭ تەرەپكە سۈرۈلۈپ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قەبرىسىنىڭ ئودۇلىسىدا تۇرۇپ ئۇنىڭغا سالام بېرىدۇ. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسى ئالدىدا بۇرۇن تۇرغان يەرگە كېلىپ تۇرۇپ ئۆزىگە، ئۇستازلىرىغا، ئاتا ئانىسىغا، ئۇستىدە ھەققى بار ئادەمگە، دۇئا قىلىپ قويۇشنى تەلەپ قىلغان ئادەملەرگە ۋە بارلىق مۇسۇلمانلارغا ئاتاپ دۇئا قىلىدۇ. كېيىن مۇنبەرنىڭ قېشىغا كېلىپ ئۇنىڭ قېشىدا تۇرۇپ دۇئا قىلىدۇ. رەۋدەتۇششەرىپنىڭ يېنىدا تۇرۇپمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا كۆپ دۇرۇت ئېيتىدۇ ۋە دۇئانى كۆپ قىلىدۇ.

8. قەبرىنى زىيارەت قىلغاندا بەزى نادان كىشىلەر قىلىدىغان بىدئەت ئىشلاردىن يىراق بولۇش لازىم. مەسىلەن: قەبرىنى زىيارەت قىلىش جەريانىدا قەبرى بار ئۆينىڭ تاملىرىنى سىلمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش بۇ يەرنىڭ ئەدەپ ئەخلاقىغا ۋە قائىدە يوسۇنىغا زىت بىر ئىشتۇر. شۇنىڭدەك ئۇ تامنى سۆيمەيدۇ ۋە سىلىمايدۇ. چۈنكى سىيلاش ۋە سىيلىنىش پەقەت كەبىدىكى قاراتاشقا ۋە ئۇنىڭ يەمەن تەرىپىدىكى قىرغىقىغا خاس بىر ئىشتۇر. يەنى قاراتاش سۆيۈلىدۇ ۋە سىلىنىدۇ. ئۇ ئۆينىڭ ئەتراپىدا ئايلىنىشقا بولمايدۇ. ئۆينىڭ ئالدىدا تۇرۇپ رۇكۇ قىلغانغا ئوخشاش ئېگىلىشكە بولمايدۇ. ئۆيگە ئارقىسىنى قىلىپمۇ تۇرمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش ئەدەپسىزلىك قىلغان ھېسابلىنىدۇ ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىگە قاراپ نامازمۇ ئوقۇمايدۇ.

9. ئۇھۇد ئۇرۇشىدا شېھىت بولغان ساھابىلەرنىڭ قەبرىلىرىنى بولۇپمۇ شېھىتلەرنىڭ كاتتىسى بولغان ھەمزە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش مۇستەھەپتۇر. ئۇلارنىڭ قەبرىلىرىنى پەيشەنبە كۈنلىكتە زىيارەت قىلىش ياخشىدۇر. بەقىئدە ياتقان ساھابىلەرنىڭ قەبرىلىرىنىمۇ زىيارەت قىلىش مۇستەھەپتۇر.

10. شەنبە كۈنلۈكتە قۇبا مەسجىدىگە زىيارەتكە بېرىپ ئۇ مەسجىدتە ئىككى رەكەت ناماز ئوقۇش ۋە دۇئا قىلىش مۇستەھەپتۇر.

11. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن بارغان ئادەم بەش ۋاخ نامازنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەسجىدىدە جامائەت بىلەن ئوقۇشقا تىرىشىشى لازىم.

**720. سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئانىڭ مەزمۇنى**

« ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى! ئى ئاللاھنىڭ مەخلۇقلىرىنىڭ ئەڭ ياخشىسى! ئى ئاللاھنىڭ سۆيۈملۈك ئادىمى! ئى رەھمەت پەيغەمبىرى! ئى ئۈممەتلەرگە شاپائەت قىلغۇچى! ئى پەيغەمبەرلەرنىڭ كاتتىسى! ئى پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى!ئى قارا قاشقىلىق بەندىلەرنىڭ يول باشلىغۇچىسى! ئى مۇھەممەد ئىسىملىك پەيغەمبەر! ئى ئەھمەد ئىسىملىك پەيغەمبەر! ئى پەيغەمبەر! ساڭا ئاللاھ تائالانىڭ سالامى، رەھمەتى ۋە بەرىكەتى بولسۇن. ساڭا ۋە ئاللاھ تائالا كەمچىلىكلىرىنى يوقۇتۇپ پاك پاكىز قىلغان پاكىز ئائىلىدىكىلىرىڭگە سالام بولسۇن. ئاللاھ تائالا ساڭا بىزدىن، بىر پەيغەمبەرگە ئۇنىڭ قەۋمىدىن ۋە ئۈممىتىدىن كۆرسەتكەن مۇكاپاتتىنمۇ كاتتا مۇكاپات كۆرسەتسۇن. مەن سېنىڭ ھەقىقەتەن ئىسلام دىنىنى يەتكۈزگەنلىكىڭگە، ئۇستۇڭدىكى ئامانەتنى ئادا قىلغانلىقىڭغا، ئۈممىتىڭگە نەسىھەت

قىلغانلىقىڭغا ۋە تاكى سەن ۋاپات بولغانغا قەدەر ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا ھەقىقىي جىھاد قىلغانلىقىڭغا گۇۋاھلىق بېرىمەن. ئاللاھ ساڭا، ئائىلىدىكىلىرىڭگە، ئاياللىرىڭغا ۋە ساھابىلىرىڭگە، زىكىر قىلىدىغانلار ھەر قېتىم زىكىر قىلغاندا ، غاپىللار ھەر قېتىم غاپىل بولغاندا قىيامەت كۈنىگە قەدەر داۋام قىلىدىغان ئەڭ مۇكەممەل ۋە ياخشى رەھمەت يوللىسۇن. ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! بىز سېنىڭ قېشىڭغا كەلگەن ئەلچىلەر ۋە قەبرەڭنى زىيارەت قىلىش ئۈچۈن كەلگەن كىشىلەردۇرمىز. بىز سېنىڭ ھەققىڭنى ئادا قىلىش، سېنى زىيارەت قىلىش بىلەن بەرىكەت تەلەپ قىلىپ ۋە سېنىڭ بىزگە پەرۋەردىگارىمىز ئالدىدا شاپائەتچى بولۇشىڭنى تەلەپ قىلىپ يىراق يەرلەردىن كەلدۇق. چۈنكى گۇناھلار بەللىرىمىزنى سۇندۇرۇۋەتتى. سەن بولساڭ شاپائەت قىلغۇچى، قىلغان شاپائەتى قوبۇل قىلىنىدىغان، قىيامەت كۈنىدىكى ئەڭ ئالىي ئورۇننىڭ ۋە ھەممە ئادەم كېلىدىغان ھەۋزى كەۋسەر كۆلىنىڭ ئىگىسى بولىدىغان زاتتۇرسەن. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى «ئۇلار يەنى مۇناپىقلار سېنىڭ ھۆكمىڭنى قوبۇل قىلماي ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغاندا، ساڭا كېلىپ ئاللاھدىن مەغپىرەت تىلىسە، پەيغەمبەرمۇ ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىسە ئىدى، ئەلۋەتتە، ئۇلار ئاللاھنى كەچۈرۈم قىلغۇچى، ناھايىتى مېھرىبان تاپاتتى» بىز سېنىڭ قېشىڭغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىپ ۋە تەۋبە قىلىپ كەلدۇق. شۇنىڭ ئۈچۈن پەرۋەردىگارىمىز ئالدىدا بىزگە شاپائەتچى بولساڭ، ئۇنىڭدىن بىزنىڭ جېنىمىزنى بىز سېنىڭ ھەق يولىڭنىڭ ئۈستىدە مېڭىۋاتقان ۋاقتىمىزدا ئېلىشىنى، بىزنى دىنىمىزدە مۇستەھكەم قىلىشىنى، بىزنى قىيامەت كۈنى توپلىنىدىغان مەيدانغا سېنىڭ بايرىقىڭ ئاستىدا توپلىشىنى، بىزگە سېنىڭ ھەۋزە كەۋسەر كۆلىڭگە كېلىشنى نېسىپ قىلىشنى ۋە بىزنى سېنىڭ مۇبارەك قولۇڭ بىلەن كېيىن مەڭگۈلۈك ئۇسسۇمايدىغان دەرىجىدە سۇغۇرشىنى تىلىسەڭ. ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! مەن شاپائەت تەلەپ قىلىمەن، ساڭا شاپائەت سورايمەن ۋە سېنى ئاللاھ تائالاغا ۋاستە قىلىپ تۇرۇپ مېنىڭ، سېنىڭ دىنىڭ ۋە ھەق يولۇڭ ئۈستىدە مۇسۇلمان ھالەتتە ئۆلۈشۈمنى تىلەيمەن.»

# سەككىزىنچى باپ. قۇربانلىققا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

## 721. سۇئال: قۇربانلىقنىڭ تۈرلىرى

1) ھاجىلارنىڭ ھەج پائالىيىتى ئىچىدە قىلىدىغان قۇربانلىقى بولۇپ، « ئۇدھىيە »دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ خىل قۇربانلىق ھاجىلاردىن ھەج تەمەتتۇ ياكى ھەج قىران قىلغانلارغا ۋاجىب بولىدۇ. ئەمما ھەج ئىفراد قىلغۇچىلارغا قۇربانلىق قىلىش ۋاجىب ئەمەس.

2) ھەج ياكى ئۆمرە قىلغانلارنىڭ ئېھرام ئىچىدە ئۆتكۈزگەن خاتالىقلىرى، سەۋەبلىك بەلگىلىنىدىغان قۇربانلىق بولۇپ « دەم » دەپ ئاتىلىدۇ.

3) قۇربان ھېيت كۈنلىرىدە قولىدا بار كىشىلەر قىلىدىغان قۇربانلىق.

4) ئاللاھ يولىدا ئاتىۋەتكەن قۇربانلىق بولۇپ ئۇنى ئورۇنلاش ۋاجىبتۇر.

5) يېڭى تۇغۇلغان بالا ئۈچۈن كېسىلىدىغان قۇربانلىق بولۇپ ، « ئەقىقە » دەپ ئاتىلىدۇ.

6) ساۋاب تېپىش نىيىتى بىلەن كېسىلىدىغان نەپلە ئىختىيارىي قۇربانلىق.

## 722. سۇئال: قۇربانلىق قىلىنىدىغان ماللار ۋە ئۇلارنىڭ سۈپىتى

قۇربانلىق قىلىدىغان ماللار : قوي، ئۆچكە، كالا ۋە تۆگە قاتارلىقلار بولۇپ قۇربانلىق ماللارنىڭ ياش ۋە سۈپەت ئۆلچىمى تۆۋەندىكىچە :

1) قويدىن ئالتە ئايلىقتىن چوڭ بولغىنى. 2) ئۆچكىدىن بىر ياشتىن چوڭ بولغىنى.
3) كالىدىن ئىككى ياشتىن ئاشقىنى. 4) تۆگىدىن بەش ياشتىن ئاشقىنى.
بىر قوي ياكى بىر ئۆچكە بىر ئادەم ئۈچۈن كۇپايە قىلىدۇ. بىر كالا ياكى بىر تۆگە 7 ئادەم ئۈچۈن كۇپايە قىلىدۇ.

## 723. سۇئال: قۇربانلىققا يارىمايدىغان ئۈزۈرلۈك ماللار

1) ئىنسان ساقلىقىغا زىيان يەتكۈزىدىغان كېسەللىكى بولغان ھايۋان.
2) بىر ياكى ئىككىلى كۆزى كور بولغان ھايۋان.
3) قولاق ياكى قۇيرۇقىنىڭ يېرىمىدىن كۆپرەكى كېسىۋېتىلگەن ھايۋان.
4) ئۆرە تۇرالمايدىغان ھالەتتىكى توكۇر ھايۋان.
5) قولاقسىز ياكى قۇيرۇقسىز تۇغۇلغان ھايۋان.
6) چىشلىرىنىڭ كۆپرەكى چۈشۈپ كەتكەن ھايۋان.
7) قاتتىق ئورۇق ھايۋان.
8) مۈڭگۈزلىرىدىن بىرى ياكى ئىككىلىسى تۈۋىدىن كېسىلگەن ھايۋان.

## 724. سۇئال: قۇربانلىققا كېسىلىشى ئۈچۈن ئەيىبلىرى توسالغۇ بولالمايدىغان ھايۋانلار

1) ئاقساپ ماڭسىمۇ ئۆزى ساق بولغان ھايۋان.
2) تۇغۇلۇشتىن مۈڭگۈزسىز بولغان ياكى مۈڭگۈزىنىڭ ئازراق قىسمى سۇنغان ھايۋان.
3) قولاقلىرى تېشىلگەن ھايۋان.
4) چىشلىرىنىڭ يېرىمىدىن كۆپ قىسمى ساق بولغان ھايۋان.
5) پىچىۋېتىلگەن ھايۋان.

## 725. سۇئال: قۇربانلىقنىڭ گۆشىگە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

1) ھەج ياكى ئۆمرىگە ئىھرام باغلىغان كىشىنىڭ ئىھرامدا ئۆتكۈزگەن خاتالىقى سەۋەبلىك ئۇنىڭغا يۈكلەنگەن قۇربانلىقنىڭ گۆشىدىن ئۆزى ۋە ئائىلىسىدىكىلەر يېمەستىن، ھەممىسىنى مەككىنىڭ پېقىرلىرىغا تارقىتىپ بېرىش.

2) ئاللاھ يولىدا قۇربانلىق قىلىشنى ئاتىۋەتكەنلىك سەۋەبىتىن قىلىنغان قۇربانلىقنىڭ گۆشىنى قۇربانلىق قىلغۇچىنىڭ ئۆزى ۋە ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ يېيىش مەسىلىسىدە ئىسلام ئۆلىمالىرى ئىختىلاپلاشقان بولۇپ، بەزىسى يېيىشكە بولىدۇ دېسە، بەزىسى بولمايدۇ، چۈنكى ئۇ پېقىرلارنىڭلا ھەققى دېگەن. يېيىشنى توسقۇچىلارنىڭ رەيى پېقىرلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن پايدىلىق ۋە ئېھتىياتلىق ھۆكۈم. ئەمما يېسە بولىدۇ، دېگۈچىلەرنىڭ رەيىدە كەڭچىلىك كۆزدە تۇتۇلغان. شۇڭا قۇربانلىق قىلغۇچى ئەگەر پېقىر بولسا قۇربانلىقنىڭ گۆشىدىن يېسە بولىدۇ.

3) قۇربان ھېيتتىكى قۇربانلىق، ھاجىلارنىڭ ھەج پائالىيىتى جەريانىدا قىلىدىغان قۇربانلىقى ئۇدھىيە، ئەقىقە ۋە ئىختىيارى قۇربانلىقلارنىڭ گۆشىنى ئۈچكە بۆلۈپ، بىر بۆلۈكىنى پېقىرلارغا سەدىقە ئورنىدا تارقىتىپ بېرىش، يەنە بىر بۆلۈكىنى تۇغقانلار، خوشنىلار ۋە دوستلارغا ــ گەرچە ئۇلار باي بولسىمۇ ھەدىيە قىلىش، ئۈچىنچى بۆلۈكىنى ئائىلىسىدە يېيىش تەۋسىيە قىلىنىدۇ. ئەگەر قۇربانلىق قىلغان ئادەم كەمبەغەل بولۇپ، ئەتراپىدىكىلەرنىڭ ھەممىسى باي بولسا، قۇربانلىق قىلغان مېلىنىڭ گۆشىنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئائىلىسىدە يېسىمۇ بولىدۇ.

# سەككىزىنچى بۆلۈم. دۇئا ۋە دۇرۇد

## بىرىنچى باپ. دۇئا

### 726. سۇئال: دۇئانىڭ تونۇشتۇرۇلىشى

ئەرەب تىلىدىكى « دۇئا » سۆزى لۇغەت ئېتىبارى بىلەن چاقىرىش دېگەن مەنىنى ئىپادىلەيدۇ. ئەمما دۇئا سۆزىنىڭ شەرئەت ئىستىمالىدىكى مەنىسى ـ ئەڭ كەمتەرلىك بىلەن ئاللاھ تائالاغا يالۋۇرۇپ، ئۇنىڭدىن ھاجەتلىرىنى سوراش دېمەكتۇر. ئاللاھ تائالانىڭ قۇرئان كەرىمدىكى: « پەرۋەردىگارىڭلار ئېيتىدۇ: ماڭا دۇئا قىلىڭلار، مەن (دۇئايىڭلارنى) قوبۇل قىلىمەن (تىلىگىنىڭلارنى بېرىمەن)، شۈبھىسىزكى، مېنىڭ ئىبادىتىمدىن چوڭچىلىق قىلىپ باش تارتىدىغانلار خار ھالدا جەھەننەمگە كىرىدۇ» [غافىر سۈرىسى 60ـ ئايەت] دېگەن سۆزى بۇ مەنىنى ئىپادىلەيدۇ.

### 727. سۇئال: دۇئانىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى

دۇئا خالىس ئىبادەتتۇر. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالانىڭ نەزىرىدە دۇئادىنمۇ ئۇلۇغراق ئىبادەت يوق. (تىرمىزى: 3370)

ئىبادەتلەر، ئاللاھ تائالانى ياد ئېتىش ۋە ئۇنىڭغا بولغان ھاجەتمەنلىكنى ئىزھار قىلىش ئۈچۈن بۇيرۇلغان بولۇپ، بۇ مەقسەت دۇئادا ئەڭ ئوبرازلىق ھالدا ئىبادىسىنى تاپىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالاغا قول كۆتۈرۈپ دۇئا قىلغان ئادەم ئۇنىڭ ياردىمىگە بولغان زور ئېھتىياجىنى ھېس قىلغان ھالدا، تولۇق ئىخلاسى بىلەن ئۇنىڭغا يالۋۇرىدۇ، ئۇنىڭدىن ھاجەتلىرىنى سورايدۇ ۋە ئۆزىنىڭ ئاجىزلىقىنى، ئاللاھ تائالاغا ھەمىشە مۇھتاج ئىكەنلىكىنى تولۇقى بىلەن ئىپادىلەيدۇ. مانابۇ، ئەڭ كۆرۈنەرلىك خالىس ئىبادەت. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە دۇئانىڭ ئىبادەت ئىكەنلىكىنى بىلدۈرگەن ۋە بەندىلىرىنى ئۇنىڭغا دۇئا قىلىشقا بۇيرىغان ھالدا: « ماڭا دۇئا قىلىڭلار، دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلىمەن. مېنىڭ ئىبادىتىمدىن باش تارتقۇچىلار خورلانغان ھالدا دوزاخقا كىرىدۇ. » دەپ كۆرسەتكەن [غافىر سۈرىسى 60ـ ئايەت].

يۇقارىقى ئايەت بىلەن ھەدىس شەرىفتىن مەلۇم بولىدىكى، دۇئانى خالىساق قىلىپ، خالىساق ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولىدىغان نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۇ ئاللاھ تائالا بۇيرىغان ئىبادەتتۇر. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا ئېدى، يوقىرىقى ئايەت بىلەن ھەدىستە، دۇئانى تەرك ئەتكۈچىلەر ئاللاھ تائالانىڭ ئىبادىتىدىن باش تارتقۇچىلار ۋە ئاللاھ تائالانىڭ غەزىپىگە ئۇچرايدىغانلار دەپ سۈپەتلەنمىگەن بولاتتى.

### 728. سۇئال: دۇئانىڭ پەزىلىتى

دۇئا شۇنداق پەزىلەتلىك ۋە پايدىلىق بىر ئىبادەتكى، مۇسۇلمان كىشى ئاللاھ تائالادىن ھاجەتلىرىنى سوراش يۈزىسىدىن ئۇنىڭغا دۇئا قىلغىنىدا ئىككى تەرەپتىن پايدىغا ئېرىشىدۇ: بىرىنچىدىن، ئىبادەتنىڭ ساۋابىغا ئېرىشىدۇ، ئىككىنچىدىن، سورىغان ھاجەتلىرى راۋا بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالانىڭ ۋەدىسى ھەقتۇر، ئۇ دۇئا قىلغۇچىنى قۇرۇق قايتۇرمايدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شۈبھىسىزكى، الله بەكمۇ ھايا قىلغۇچىدۇر، بەكمۇ سېخىيدۇر، كىشى ئۇنىڭدىن بىر نەرسە تىلەپ دۇئاغا قول كۆتۈرسە، الله ئۇنى قۇرۇق قايتۇرۇشتىن ھايا قىلىدۇ. (تىرمىزى: 3556)

ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلغان ئادەم ئىبادەتنىڭ ساۋابىنى تاپقانىنىڭ سىرتىدا، مۇرادىغا ئېرىشىدۇ. كېچىكىپ بولسىمۇ دۇئاسىنىڭ پايدىسىنى چوقۇم كۆرىدۇ.

### 729. سۇئال: ئىجابەت قىلىنمايدىغان دۇئالار ۋە ئۇنىڭ سەۋەبى

ئىجابەت قىلىنمايدىغان دۇئالارمۇ بار: بەزى دۇئالار ئىجابەت قىلىنسا، دۇنيا قانۇنىيىتى ئىگىز پەس بولۇپ كېتىدۇ مەسىلەن: ھەممە كىشى مېنى ساغلام قىل، باي قىل، پادىشاھ قىل، ئالىم قىل، دەپ دۇئا قىلسا، بۇلارنى ئىجابەت قىلسا، دۇنيا قالايمىقانلىشىپ كېتىدۇ، دۇنيانى يارىتىشتىكى ھېكمەت بۇزۇلىدۇ. بۇنداق دۇئالارغا ئىجابەت قىلىنمىغان تەقدىردىمۇ شۇنىڭ ئورنىغا ئاللاھ تائالا ساۋاب ۋە ياكى باشقا بىر نېمەت ئاتا قىلىدۇ، ياكى ئاخىرەتتە ئايرىم مۇكاپات ساقلاپ قويىدۇ.

### 730. سۇئال: دۇئا ئىجابەت بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان ھەرقانداق بىر ئىبادەتنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن مەخسۇس شەرتلىرى بولغىنىدەك، دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشى ئۈچۈنمۇ مەخسۇس شەرتلەر باردۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1- دۇئا قىلغۇچىنىڭ يېمەك- ئىچمىكى ۋە كىيىم- كېچىكى ھالالدىن بولۇشى. ساھابىلار يېمەك-ئىچمەكلىرىنىڭ ھالال بولىشىغا بەكۇمۇ ئەھمىيەت بېرەتتى. دېمەك، ھالال يېيىش ئىبادەت ۋە دۇئالارنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن شەرتتۇر.

2- دۇئانى ئاللاھتىن ئۈمىتۋارلىق بىلەن قىلىش. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: "دۇئا قىلدىم، ئەمما دۇئايىم ئىجابەت بولمىدى " دەپ ئالدىراپ كەتمىگەنلىرىڭلارنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ. (بۇخارى: 6340)

3- دۇئانى يۈرەكتىن قىلىش يەنى تىل دۇئا بىلەن دىل باشقا نەرسىلەر بىلەن مەشغۇل بولماستىن، تىلنى دىلدىكىنىڭ تەرجىمانى قىلىپ تۇرۇپ پۈتۈن ۋۇجۇدىنى ۋە كامالىي ئىخلاسىنى ئاللاھقا بېغىشلىغان ھالدا ئۇنىڭغا يالۋۇرۇش لازىم. شۇنداق قىلغان دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر.

4- دۇئانى ئۇنىڭ ئىجابەت بولۇشىغا چىن ئىشەنچ بىلەن قىلىش. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۇئا قىلغاندا، ئىجابەت بولىدىغانلىقىغا قەتئىي ئىشەنچ قىلغان ھالدا دۇئا قىلىڭلار! شۇنى بىلىپ قويۇڭلاركى، الله تائالا قولى دۇئادا، ئەمما قەلبى باشقا يەردە كىشىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلمايدۇ. (تىرمىزى: 3479)

5- ئۇرۇق- تۇغقانلىق رىشتىسىنى ئۈزۈش ياكى گۇناھ - مەسىيەت ئىشلەش ئۈچۈن دۇئا قىلماسلىق.

### 731. سۇئال: دۇئانى تەرك ئېتىشنىڭ گۇناھى

ئىسلام دىنىدا بۇيرۇلغان ھەرقانداق بىر ئىبادەتنى تەرك قىلىش گۇناھ بولغىنىدەك، دۇئانى تەرك ئېتىشمۇ گۇناھتۇر. چۈنكى دۇئا- ئىبادەتتۇر. مۇپەسسىرلەر ئاللاھ تائالانىڭ «ماڭا دۇئا قىلىڭلار، دۇئايىڭلارنى ئىجابەت قىلىمەن. مېنىڭ ئىبادىتىمدىن باش تارتقۇچىلار خورلانغان ھالدا دوزاخقا كىرىدۇ. » [غافىر سۈرىسى 60- ئايەت] دېگەن سۆزىنى، ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن ئۆزلىرىنى بىھاجەت سانىغانلار بولۇپ، ئۇلار خورلانغان ھالدا دوزاخقا ھەيدىلىدۇ، دەپ تەپسىر قىلىدۇ. چۈنكى بۇ ئايەتتىكى ئىبادەت سۆزىدىن دۇئا مەقسەت قىلىنىدۇ. ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن باش تارتقان ئادەم ئۆزىنىڭ بەندىچىلىكىنى، ئاجىزلىقىنى ۋە ئاللاھ تائالاغا ھەمىشە مۇھتاج ئىكەنلىكىنى ئىقرار قىلىشتىن باش تارتقان بولىدۇ. بۇنداقلارنىڭ گۇناھى ھەقىقەتەن ئېغىر بولۇشقا تېگىشلىكتۇر.

چۈنكى ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن باش تارتقان ئادەم تۆۋەندىكى ئىككى خىل ئادەمنىڭ بىرىدۇر: بىرىنچىسى، ئۆزىگىلا ئىشەنگەنلىكتىن ئاللاھ تائالاغا دۇئا قىلىشتىن ئۆزىنى بىھاجەت ساناپ دۇئانى تەرك ئەتكەن ئادەم. مۇنداق ئادەم ھەددىنى بىلمىگەن مۇتەكەببىرلەردىن سانىلىدۇ. شەيتانمۇ ئۆز ۋاقتىدا ئۆزىنىڭ تەكەببۇرلىقىدىن ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرىنى ئورۇنلاشتىن باش تارتقان بولۇپ، شۇ سەۋەپتىن ئۇ تاقيامەتكىچە ئاللاھ تائالانىڭ ۋە پۈتۈن خەلقنىڭ لەنىتىگە لايىق بولغان. ئىككىنچىسى، دۇئاسى ئىجابەت بولۇپ ھاجەتلىرىنىڭ راۋا بولىشىغا ئىشەنچ قىلالمىغان( ئاللاھ تائالانىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىتسىزلەنگەنلىكتىن دۇئانى تەرك ئەتكەن) ئادەم بولۇپ، مۇنداقلارمۇ ئېغىر گۇناھكار بولىدۇ. چۈنكى ئۈمىتسىزلىك كۇپرىنىڭ جۈرىسىدۇر. قۇرئان كەرىم ئۈمىتسىزلىكنى كاپىرلارنىڭ سۈپىتىدىن سانايدۇ.

**732. سوئال: دۇئانىڭ ئەدەبلىرى**

دىنىمىزدا ھەرقانداق بىر ئىبادەتنىڭ ئۆزىگە خاس ئەدەبلىرى ۋە شەرتلىرى بولغىنىدەك، دۇئانىڭمۇ ئۆزىگە خاس ئەدەبلىرى باردۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1ـ دۇئانى فاتىھە سۈرىسىنى ئوقۇش ئارقىلىق ئاللاھ تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتىش بىلەن باشلاش، ئاندىن «ئاللاھۇممە سەللى ۋە بارىك» لارنى ئوقۇش بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىش. دۇئانىڭ ئوتتۇرىدا ۋە ئاخىرىدىمۇ شۇنداق قىلىش. ئاندىن ھاجەتلىرىنى سوراش.

2ـ دۇئانى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئېيتىش بىلەن ئاخىرلاشتۇرۇش ئەۋزەلدۇر.

3ـ دۇئانى ئەڭ كەمتەرلىك بىلەن قىلىپ ئاللاھ تائالاغا يالۋۇرۇش.

4ـ ئاللاھ تائالانىڭ گۈزەل ئىسىم- سۈپەتلىرىنى، كىشى ئۆزىنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى ۋەسىلە قىلىش. بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ مۇنداق دەيدۇ: « پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ساھابىنىڭ: {اَللَّهُمَّ إِنِّي أَسْأَلُكَ بِاَنِّي اَشْهَدُ اَنَّكَ أَنْتَ اللَّهُ لاَإِلَهَ إِلاَ أَنْتَ الأَحَدُ الصَّمَدُ الَّذِي لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ وَلَمْ يَكُنْ لَهُ كُفُواً أَحَدٌ} « ئى ئاللاھ! سېنىڭ يەزلى - كەرەمىڭنى تىلەيمەن. سەن ھەقىقەتەن، ھەممە ساڭا مۇھتاج بولغان، يەرزەنتكە ۋە ئانىغا مۇھتاج بولمىغان، ھېچكىم ساڭا تەڭداش بولمايدىغان يەككە- يېگانە ئىلاھسەن» دەپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ قېلىپ مۇنداق دېدى: "ئاللاھ تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، بۇ ئادەم ئۇنىڭ بىلەن نېمە سورىسا بېرىلىدىغان، ئۇنىڭ بىلەن قىلغان دۇئالار ئىجابەت بولىدىغان ئىسمۇلئەزەم (ئاللاھنىڭ ئەڭ ئۇلۇغ ئىسمى ) بىلەن دۇئا قىلدى] » "تىرمىزى ۋە ئىبنى ماجە رىۋايىتى].

5 ـ كىشى ئۆزىنىڭ ياخشى ئەمەللىرىنى ۋەسىلە قىلىش.

6ـ دۇئا قىلغاندا قىبلىگە قاراپ، قولىنى كۆتىرىش ۋە دۇئادىن كېيىن قولى بىلەن يۈزىنى سىپاش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئانى قىبلىگە قاراپ قولىنى كۆتۈرگەن ھالدا قىلغانلىقى ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلەر كۆپ.

7 ـ دۇئادا ئاۋازىنى قاتتىق كۆتۈرمەسلىك، بەلكى ئاشكارىلىق بىلەن مەخپىلىك ئوتتۇرىسىدا كۆتۈرۈش. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « پەرۋەردىگارىڭلارغا تۆۋەنچىلىك بىلەن يوشۇرۇن دۇئا قىلىڭلار، (دۇئا قىلغاندا كەلسە - كەلمەس سۆزلەپ، توۋلاپ) ھەددىدىن ئاشۇرۇۋەتكەنلەرنى الله ياقتۇرمايدۇ » [ئەئراف سۈرىسى 55- ئايەت].

8ـ دۇئادا قاپىداش سۆزلەرنى ئىشلىتىشتىن ساقلىنىش. چۈنكى دۇئا دېگەن چىن قەلب قاتلىرىدىن ئىختىيارسىز ھالدا ئېتىلىپ چىقىدىغان سەمىمىي ھېسسىيات بولۇپ، ئۇ سۆزلەرنىڭ

بەدئىيلىكى ۋە ئېسىللىكى بىلەن قەتئىي ھېسابلاشمايدۇ.

9- دۇئا قىلغاندا ئالدى بىلەن ئۆزىگە ئاندىن باشقىلارغا دۇئا قىلىش، شۇنداق قىلغاندىلا دۇئا تېخىمۇ ئىخلاس بىلەن بولغان بولىدۇ. ئەبۇ ئەييۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم دۇئا قىلغاندا، ئۆزىدىن باشلايتتى. (ئەلكەبىر4081)

10 - دۇئا قىلغاندا ئىسلام كۆرسەتمىسىگە ئۇيغۇن كېلىدىغان نەرسىنى تىلەپ دۇئا قىلىش، يامانلىق ياكى گۇناھ ئىشنى تىلىمەسلىك لازىم. بەزى كىشىلەر ئاچچىغىم كەلدى دەپ ئۆزى ياكى باشقىلارنى قارغاپ بەد دۇئا قىلىپ سالىدۇ.

11- دۇئا قىلغاندا قاشاڭلىق بىلەن ئارقا ئارقىدىن تەكرار تەكرار تىلەش، دۇئانىڭ ئاخىرىدا «ئامىين» دەپ ئاياغلاشتۇرۇش.

12- دۇئادا سورىغانلىرىنى ئۈچ قېتىمدىن قايتىلاپ ئېيتىش.

**733. سۇئال: دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ئەۋزەل ۋاقىتلار**

ھەر قانداق ۋاقىتتا قىلىنغان دۇئالار ئاللاھ تائالاغا چوقۇم يېتىدۇ. ئاللاھ تائالا خالىغان كىشىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىدۇ. دۇئا قىلىش مەنئى قىلىنغان بىرەرمۇ ۋاقىت يوقتۇر. بىراق دۇئانىڭ ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ۋاقىتلار دېيىلگەن بەزى ۋاقىتلار بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1- سەجدىگە بارغان ۋاقىت. ئاللاھ تائالا سەجدىنىڭ ئاللاھقا يېقىنلىشىش ۋە تىلەكلىرىنى سوراپ قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى پۇرسەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھقا سەجدە قىلغىن ۋە شۇ ئارقىلىق ئۇنىڭغا يېقىنلىق ھاسىل قىلغىن»[ ئەلەق سۈرىسى 19- ئايەت].

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بەندىنىڭ رەببىگە ئەڭ يېقىن بولىدىغان ھالىتى سەجدىدىكى ھالىتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، سەجدىدە دۇئانى كۆپ قىلىڭلار. (مۇسلىم: 482)

پەرز نامازلارنىڭ سەجدىسىدە، قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىسلەردە كەلگەن دۇئالارنى ئەرەب تىلى بويىچە قىلىش لازىم. ئەمما پەرزدىن باشقا ۋاجىب، سۈننەت ۋە نەپلى نامازلارنىڭ سەجدىلىرىدە ھەر كىم ئۆز تىلىدا بىلگەن دۇئالىرىنى ئوقۇسا ۋە ھاجەتلىرىنى سورىسا بولىدۇ.

2- روزا تۇتقان ۋاقىتلار. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « رامىزان ئېيىدا قۇرئان نازىل بولۇشقا باشلىدى، قۇرئان ئىنسانلارغا يېتەكچىدۇر، ھىدايەت قىلغۇچى ۋە ھەق بىلەن ناھەقنى ئايرىغۇچى روشەن ئايەتلەردۇر، سىلەردىن كىمكى رامىزان ئېيىدا ھازىر بولسا رامىزان روزىسىنى تۇتسۇن؛ كىمكى كېسەل ياكى سەپەر ئۈستىدە (يەنى مۇساپىر) بولۇپ (تۇتمىغان بولسا، تۇتمىغان كۈنلەر ئۈچۈن) باشقا كۈنلەردە تۇتسۇن. ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ، (ئاغرىنىڭلار ئوچۇق يۈرگەن كۈنلەرنىڭ قازاسىنى قىلىش بىلەن رامىزان روزىسىنىڭ) سانىنى تولدۇرۇشۇڭلارنى، سىلەرنى ھىدايەت قىلغانلىقىغا ئاللاھنى ئۇلۇغلىشىڭلارنى، (ئۇنىڭ ئىنئاملىرىغا) شۈكۈر قىلىشىڭلارنى خالايدۇ. مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرۇلۇق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى، سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن)، ماڭا دۇئا قىلسا، مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن، ئۇلار توغرا يول تېپىش ئۈچۈن مېنىڭ دەۋىتىمنى قوبۇل قىلسۇن ۋە ماڭا ئىمان ئېيتسۇن (يەنى ھەمىشە ئىمان

بىلەن بولسۇن)[بەقەر سۈرىسى 185- 186- ئايەتلەر].

يۇقارىقى ئايەتلەردە، رامىزاننىڭ پەرزلىكىنىڭ  بايانىغا  ئاللاھنىڭ دۇئالارنى ئىجابەت قىلىدىغانلىقى ياندىشتۇرۇپ كەلتۈرۈلگەن. بۇنىڭدىن رامىزاندا قىلىنغان دۇئالارنىڭ ئەۋزەللىكى ۋە ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىنلىقى ئىپادىلىنىدۇ. رامىزان كېچىلىرىمۇ دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋاقىتلارنىڭ بىرىدۇر.

3- ئەرەفات كۈنى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا بەندىلىرىنى باشقا كۈنلەرگە قارىغاندا ئەرەفات كۈنىدە دوزاختىن ئەڭ كۆپ ئازاد قىلىدۇ. ئۇ كۈندە، الله بەندىلىرىگە يېقىن كېلىدۇ ۋە ئۇلارنى پەرىشتىلەرگە كۆرسىتىپ،  ئۇلاردىن پەخىرلەنگەن ھالدا: بۇ بەندىلىرىم (بۇ يەرگە) نېمە مەقسەتتە يىغىلدى؟ دەيدۇ. (مۇسلىم: 1348)

4- كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىرى يەنى بامدات نامازدىن ئىلگىرىكى ۋاقىتلار. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: رەببىمىز ھەر كېچىسى كېچىنىڭ ئاخىرقى ئۈچتىن بىر قىسمى قالغان چاغدا دۇنيا ئاسمىنىغا چۈشىدۇ ۋە: "كىم ماڭا دۇئا قىلىدۇ؟ ئۇنىڭ دۇئاسىنى قوبۇل قىلىمەن. كىم مەندىن سورايدۇ؟ سورىغىنىنى بېرىمەن. كىم مەندىن مەغپىرەت تىلەيدۇ؟ ئۇنى ئەپۇ قىلىمەن " دەيدۇ. (بۇخارى: 1145)

5- قەدىر كېچىسى. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « قەدىر كېچىسى (شەرەپ ۋە پەزىلەتتە) مىڭ ئايدىن ئارتۇقتۇر» دەيدۇ. [قەدىر سۈرىسى3- ئايەت]. قەدىر كېچىسى مىڭ ئايدىن ئەۋزەل بولغانلىقتىن بۇ كېچىدە دۇئا قىلىش تولىمۇ ئەۋزەلدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈنىدە مۇشۇ قەدىر كېچىسىنى كۆزلەپ ئۇنىڭدا دۇئا، ئىستىغفار ۋە تۈرلۈك ئىبادەتلەرنى كۆپ قىلىپ قاتتىق تىرىشچانلىق كۆرسەتەتتى.

6- جۈمە كۈنى. چۈنكى جۈمە كۈنى ھەپتىنىڭ ئەڭ ئەۋزەل كۈنى ھېسابلىنىدۇ.  پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جۈمە كۈنى كۈنلەرنىڭ خوجىسى ۋە ئەڭ ئۇلۇغى بولۇپ، الله تائالانىڭ دەرگاھىدا قۇربان ھېيت ۋە روزا ھېيتتىنمۇ ئۇلۇغدۇر. (ئىبنى ماجە: 1084)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جۈمە كۈنى 12 سائەتتۇر، ھەر قانداق بىر بەندە (جۈمە كۈنى) الله ئەززە ۋەجەللەدىن قانداق نەرسە تىلىسە، الله ئۇنىڭ تىلىگىنىنى بېرىدۇ. بۇ ۋاقىتنى (يەنى جۈمە كۈنىدىكى دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋاقىتنى) ئەسىر نامىزىدىن كېيىن (يەنى كۈندۈزنىڭ ئاخىرقى قىسمىدىن) ئىزدەڭلار. (ئەبۇ داۋۇد1048)

7- ئەزان بىلەن تەكبىر(ئىقامەت) ئوتتۇرىسىدىكى ۋاقىتلار.  پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەزان بىلەن تەكبىر ئارىسىدا قىلىنغان دۇئا رەت قىلىنمايدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 521)

8- سەپەر ئۈستىدىكى ۋاقىتلار.  پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇنداق ئۈچ كىشىنىڭ دۇئاسى شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ: مەزلۇمنىڭ دۇئاسى، مۇساپىرنىڭ دۇئاسى، دادىنىڭ بالىغا قىلغان بەددۇئاسى. (تىرمىزى: 1905)

9- بېشىغا كۈن چۈشكەن كىشىنىڭ دۇئاسى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « بېشىغا كۈن چۈشكەن ئادەم دۇئا قىلسا (ئۇنىڭ دۇئاسىنى) ئىجابەت قىلىدىغان، ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋېتىدىغان ۋە سىلەرنى زېمىننىڭ ئورۇنباسارلىرى قىلغان كىم؟ ئاللاھتىن

باشقا ئىلاھ بارمۇ؟ سىلەر ئازغىنا ۋەز ــ نەسىھەت ئالىسىلەر»[ نەمل سۈرىسى 62- ئايەت].

10- بەش ۋاقت نامازدىن كېيىنكى ۋاقىتلار. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ ! قايسى دۇئا بەك ئىجابەت بولىدۇ؟ دەپ سورالغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كېچىنىڭ ئاخىرقى قىسمىنىڭ ئوتتۇرىسىدا ۋە ھەر بىر پەرز نامازدىن كېيىن قىلىنغان دۇئا، دەپ جاۋاب بەردى. (تىرمىزى: 3499)

11- قۇرئان ئوقۇپ بولغاندىن كېيىن. قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، ئۇنى ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىش ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ كاتتىسى ۋە ئاللاھ تائالانى ئەڭ ياخشى رەۋىشتە ياد ئەتكەنلىكتۇر. شۇڭا قۇرئان ئوقۇپ بولغاندىن كېيىنكى دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر.

12- ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلغاندىن كېيىن. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ:مۇسۇلمان ئەرلەر ۋە مۇسۇلمان ئاياللارغا، مۆئمىن ئەرلەر ۋە مۆئمىن ئاياللارغا، تائەت ـ ئىبادەت قىلغۇچى ئەرلەر ۋە تائەت ــ ئىبادەت قىلغۇچى ئاياللارغا، راستچىل ئەرلەر ۋە راستچىل ئاياللارغا، سەۋر قىلغۇچى ئەرلەر ۋە سەۋر قىلغۇچى ئاياللارغا، خۇدادىن قورققۇچى ئەرلەر ۋە خۇدادىن قورققۇچى ئاياللارغا، سەدىقە بەرگۈچى ئەرلەر ۋە سەدىقە بەرگۈچى ئاياللارغا، روزا تۇتقۇچى ئەرلەر ۋە روزا تۇتقۇچى ئاياللارغا، نەپسىلىرىنى هارامدىن ساقلىغۇچى ئەرلەر ۋە نەپسىلىرىنى هارامدىن ساقلىغۇچى ئاياللارغا، ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئەرلەر ۋە ئاللاھنى كۆپ زىكىر قىلغۇچى ئاياللارغا ئاللاھ مەغپىرەت ۋە كاتتا ساۋاب تەييارلىدى.[ئەھزاب سۈرىسى35- ئايەت]

ئاللاھ تائالانى كۆپ زىكىر قىلغۇچىلار ئۈچۈن تەييارلانغان «كاتتا ساۋاب» ئۇلارنىڭ دۇئالىرىنى ئىجابەت قىلىشنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئەلۋەتتە.

13- ئىسمۇلئەزەم ئوقۇلغان ۋاقىتلار. بۇرەيدە ئەسلەمى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كىشىنىڭ: [اللهم إني أسألك بأني أشهد أنك أنت الله لا إله إلا أنت الأحد الصمد الذي لم يلد ولم يولد ولم يكن له كفوا أحد] ئى پەرۋەردىگارىم! (مەن سەندىن) سېنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇدنىڭ (بەرھەق) يوقلۇقىغا، سېنىڭ يەككە يېگانە ئىكەنلىكىڭگە، ھەممىنىڭ ساڭىلا موھتاج ئىكەنلىكىگە، سېنىڭ بالا تاپقانمۇ ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس ئىكەنلىكىڭگە ۋە ھېچ كىشىنىڭ ساڭا تەڭداش بولالمايدىغانلىقىغا ھەقىقي گۇۋاھلىق بېرىدىغانلىقىمنى شېپى كەلتۈرۈپ (ھاجىتىمنى) تىلەيمەن، دەپ دۇئا قىلىۋاتقىنىنى ئاڭلاپ: جېنىم ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، ئۇ، اللەنىڭ ئەڭ كاتتا ئىسمى (ئىسمى ئەزەم) نى شېپى كەلتۈرۈپ تۈرۈپ دۇئا قىلدى، كىمكى بۇنداق دۇئا قىلسا، ئىجابەت بولىدۇ ۋە تىلىگەن نەرسىسى بېرىلىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 3475)

14- ئىپتار ۋاقتى. روزا تۇتقۇچىنىڭ ئىپتار ۋاقتىدا قىلغان دۇئاسى ئىجابەتتۇر.

15- زەمزەم سۈيى ئىچكەن ۋاقت. جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: زەمزەم سۈيى نېمىنى مەقسەت قىلىپ ئىچىلسە، شۇنىڭغا پايدىلىق بولىدۇ، دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. (ئىبنى ماجە 3062)

16- زور قىيىنچىلىقلارغا يولۇقۇپ ئاللاھ تائالاغا بولغان ئېھتىياجىنى تولۇق ھېس قىلغان ۋە ئىخلاس كۆچەيگەن ۋاقىتلار.

17. يامغۇر ياغقان ۋاقىت. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى دۇئا رەت قىلىنمايدۇ. بىرى، ئەزان ۋاقتىدا قىلىنغان؛ يەنە بىرى، دۈشمەن بىلەن قاتتىق ئۇرۇشۇۋاتقان چاغدا قىلىنغان دۇئا. يەنە بىر رىۋايەتتە: يامغۇر يېغىۋاتقان چاغدا (قىلىنغان دۇئا رەت قىلىنمايدۇ) دېيىلگەن. (ئەبۇ داۋۇت: 2540)

18. ئاتا - ئانىنىڭ بالىلىرىنىڭ پايدىسى ياكى زىيىنىغا قىلغان ھەر قانداق دۇئاسى شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ.

19. بىراۋنىڭ دىنىي قېرىندىشىغا غايىبانە قىلغان دۇئاسى چوقۇم ئىجابەت بولىدۇ.

«مۇسۇلمان كىشىنىڭ دىنىي بۇرادىرىگە غايىبانە قىلغان دۇئاسى چوقۇم ئىجابەت بولىدۇ. ئۇنىڭ بېشىدا بىر پەرىشتە دائىم ھازىر بولۇپ تۇرىدۇ، ئۇ دىنىي بۇرادىرىگە ھەر قېتىم دۇئا قىلغىنىدا، مەكۇر پەرىشتە"ئى ئاللاھ بۇ كىشىگىمۇ قېرىنىشىدىغا تىلىگىنىنىڭ ئوخشىشىنى بەرگىن"دەپ دۇئا قىلىدۇ.» [ مۇسلىم رىۋايىتى].

20. پەرز نامازلارغا ئەزان ئېيتىلغان ۋاقىتلار.

21. مۇجاھىدلار دۈشمەن بىلەن تۇتۇشقان ۋاقىت.

22. مۇسىبەتكە ئۇچرىغان ۋاقىت.

23. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد ئوقۇلغاندىن كېيىن.

فەزالە ئىبنى ئۇبەيد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىر كىشىنىڭ نامىزىنىڭ ئاخىرىدا رەسۇلۇللاھقا دۇرۇد ۋە سالام يوللىماي تۇرۇپ دۇئا قىلىۋاتقانلىقىنى ئاڭلاپ: بۇ كىشى ئالدىراپ كەتتى دېدى. كېيىن ئۇنى چاقىرىپ: قاچانكى ناماز ئوقۇساڭلار، ئاندىن نامىزىڭلارنىڭ ئاخىرىدا دۇئا قىلساڭلار، ئاۋۋال اللەقا ھەمدۇ سانا ئېيتىڭلار، ئاندىن اللەنىڭ رەسۇلىغا سالام يوللاڭلار، ئۇنىڭدىن كېيىن خالىغان دۇئانى قىلىڭلار! دېدى. (تىرمىزى: 3477)

24. راھەت- پاراغەتلىك كۈنلەردە دۇئا قىلىش. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى قىيىنچىلىق ۋە يامان كۈنلەردە دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولۇشىنى خالىسا، تېنى ساغلام، خاتىرجەم ۋاقتىدا دۇئانى كۆپ قىلسۇن. (تىرمىزى: 3382)

**734. سۇئال: دۇئا ئىجابەت بولۇشقا ئەڭ يېقىن ئۇلۇغ جايلار**

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: «مەشرىقمۇ، مەغرىبمۇ (يەنى پۈتۈن يەر يۈزى) ئاللاھنىڭدۇر، قايسى تەرەپكە يۈزلەنسەڭلەرمۇ، ئۇ ئاللاھنىڭ تەرىپىدۇر.» [ بەقەر سۈرىسى 115- ئايەت].

ناماز ۋە باشقىمۇ ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاش ئۈچۈن مەخسۇس جاي ۋە ماكان شەرت قىلىنمىغاندەك، دۇئا ئۈچۈنمۇ مەخسۇس جاي ۋە ماكان شەرت ئەمەس. بەلكى قانداقلا جايدا بولمىسۇن ئاللاھ تائالاغا قىلىنغان ئىبادەتلەر ۋە دۇئالار ئۇنىڭغا يېتىدۇ. ئاللاھ تائالاغا يېقىن بولۇش جاي ۋە ماكان بىلەن ئەمەس، بەلكى قەلب بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئەمما كىشىلەرنىڭ ئاللاھقا يېقىن بولۇشى ئاللاھنى ياد ئېتىش ۋە ئىمان، ياخشى ئەمەللەر ئارقىلىق ئۇنىڭ تەرىپىگە يول ئېلىشى بىلەن بولىدۇ. ئىبادەت ۋە دۇئا ئۈچۈن جايلارنىڭ ھەممىسى ئوخشاشتۇر. پەقەت بەزى جايلار ئۇلۇغلۇقى يۈزىسىدىن ئىبادەت ۋە دۇئالارنىڭ قوبۇل بولۇشى ئۈچۈن ئەڭ مۇناسىپ ۋە ئەۋزەلدۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1- ئەرەفات تېغى. شۈبھىسىزكى ئەرەفات كۈنى ئەرەفاتتا قىلىنغان ئىبادەتلەر ۋە دۇئالار قوبۇل بولۇشقا ئەڭ يېقىندۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دۇئالارنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئەرافات كۈنى قىلىنغان دۇئادۇر. مەن ۋە مەندىن ئىلگىرىكى پەيغەمبەرلەرنىڭ قىلغان سۆزىنىڭ ئەڭ ياخشىسى: «لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك، وله الحمد، وهو على كل شيء قدير»* "اللەتىن باشقا ئىلاھ يوق، ئۇ يالغۇزدۇر، ئۇنىڭ شېرىكى يوقتۇر، پادىشاھلىق ئۇنىڭغا خاستۇر، ھەمدۇ سانا ئۇنىڭغا خاستۇر ۋە ئۇ ھەممە نەرسىگە قادىردۇر " دېگەن سۆزدۇر. (تىرمىزى: 3585)

2- مۇلتەزەم (كەبىنىڭ ئىشكى بىلەن ھەجرۇل ئەسۋەد (قاراتاش) ئوتتۇرىسىدىكى جاي).

3- قۇرئان كەرىم تىلاۋەت قىلىنغان ۋە ئاللاھقا زىكىر ئېيتىلغان ئورۇنلار. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قانداق بىر قەۋم اللەنىڭ ئۆيلىرىدىن بىرىدە يىغىلىپ ئولتۇرۇپ، اللەنىڭ كىتابىنى تىلاۋەت قىلىپ، ئۆزئارا ئۆگىنىشىپ ئولتۇرىدىغانلا بولسا، ئۇلارغا خاتىرجەملىك چۈشىدۇ، رەھمەت ياغىدۇ، ئۇلارنىڭ ئەتراپىنى پەرىشتىلەر چۆرىدەپ تۇرىدۇ، الله ئۇلارنى ھۇزۇرىدىكىلەرنىڭ ئالدىدا تىلغا ئالىدۇ. (مۇسلىم: 2699)

4- كەبىنىڭ ئىچى. كەبىنىڭ سول تەرىپىگە قوپۇرۇلغان دۈگىلەك يېرىم تامنىڭ ئىچى كەبىگە ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا بۇ تامنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ دۇئا قىلغان ئادەم كەبىنىڭ ئىچىدە تۇرۇپ دۇئا قىلغانغا ئوخشاش بولىدۇ.

5- مەككىدىكى مەسجىدى ھەرەم. 6- مەدىنىكى پەيغەمبەر مەسجىدى.
7- پەلەستىندىكى بەيتۇلمۇقەددەس. 8- سافا ۋە مەرۋە تاغلىرى.
9- مىنا، مۇزدەلىفە ۋە باشقىمۇ مۇقەددەس جايلار.
10- يەر يۈزىدىكى جىمى مەسجىدلەر. 11- ناماز ئوقۇلغان ھەر قانداق جايلار.

**735. سۇئال: دۇئا سەۋەبتىن بىھاجەت قىلالامدۇ؟**

تىلەكلەرنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى ئۈچۈن دۇئا بىلەن سەۋەب ئىككىسى بىر - بىرىدىن ئايرىلالمايدۇ. ئىنسان ئاللاھقا دۇئا قىلىش بىلەن بىرگە، قولىدىن كەلگەنچە سەۋەبلەرنى قىلىشقا بۇيرۇلغان. ئاللاھتىن جەننەتنى سورىغان ئادەم دۇئا بىلەن بىرلىكتە، ئۆزىنى جەننەتكە كىرىشكە سالاھىيەتلىك قىلىدىغان ياخشى ئەمەللەرنى قىلىشى، دوزاختىن پاناھ تىلىگەن ئادەم دوزاخقا كىرىشكە سەۋەب بولىدىغان يامان ئىشلاردىن قەتئىي قول ئۈزىشى، رىزقىنىڭ كەڭ بولىشى ۋە پېقىرلىقتىن قۇتۇلۇشنى تىلىگەن ئادەم رىزىق ئۈچۈن ئىشلىشى، قىيىنچىلىقلارغا دۈچ كەلگەن ئادەم ئۇنىڭدىن خالاس بولۇشنىڭ چارە ۋە تەدبىرلىرىنى قوللىنىشى، كېسەلدىن شىپالىق تېپىشنى تىلىگەن ئادەم ئاللاھقا دۇئا قىلىپ، ئۇنىڭغا يۆلىنىش بىلەن بىر ۋاقىتتا دوختۇرغا بېرىشى لازىم. دۇئا مەقسەتكە يېتىشنىڭ سەۋەبلىرىنى ئۇڭايلاشتۇرۇش ۋە يوللىرىنى يورۇتۇش رولىنى ئوينايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەممە ئىشنى سەۋەبلەرگە باغلىق قىلغان. قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: «ئىنسان پەقەت ئۆزىنىڭ ئىشلىگەن ئىشىنىڭ نەتىجىسىنى كۆرىدۇ.» [نەجم سۈرىسى 39- ئايەت].

سەۋەبكىلا چوقۇنۇپ كېتىپ ئاللاھنى ئۇنتۇش توغرا بولمىغاندەك، دۇئاغىلا يۆلىنىپ سەۋەبتىن بىھاجەت بولۇش توغرا ئەمەس. چۈنكى ئالدىنقىسى، ئاللاھنىڭ ئىبادىتىدىن باش تارتقانلىق، كېيىنكىسى، «ئۈژمە پىش، ئاغزىمغا چۈش» دېگەنلىكتۇر.

دۇئا بىلەن سەۋەبنىڭ باغلىنىشى ناھايىتى زىچ باغلىنىشتۇر. ئەگەر تىلەكلەرنىڭ ھاسىل بولىشى ئۈچۈن دۇئالا كۇپايە قىلىدىغان بولسا ئىدى، ئىنسانلىقنىڭ ئىپتىخارى ۋە پۈتۈن پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام سەۋەب قىلمىغان ۋە ئۈنىڭغا تەشەببۇسمۇ قىلمىغان بولاتتى. ئەگەر تىلەكلەر سەۋەب بىلەنلا ھاسىل بولىدىغان بولسا ئىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنچە ئەھمىيەتلىك ۋە خاسىيەتلىك دۇئالارنى ئۈممىتىگە ئۆگەتمىگەن ۋە ئۆزىمۇ قىلمىغان بولاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۇئا بىلەن سەۋەبنىڭ ئارىسىنى قەتئىي ئايرىغان ئەمەس. ئۇنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇشى ھەر تۈرلۈك خاسىيەتلىك دۇئالار بىلەن تولغاندەك، ئىشلەش، چارە ـ تەدبىر قوللىنىش ۋە ھەر ئىش ئۈچۈن سەۋەب قىلىشتىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ ئالدىنقىلاردىن ئىدى. ئۇ مەسجىدتە ئىمام، غازاتلاردا قوماندان، مەدرىسىدە ئۇستاز، دىندا رەھبەر ۋە ئائىلىسىدە ئىشلەمچان ئاتا ئىدى. شۇڭا ئۇ غەلىبە قىلدى، غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرالىدى ۋە ئىنسانىيەتكە ئۈلگە بولۇپ دىللاردا پارلىدى.

**736. سۇئال: دۇئا تەقدىرنى بىكار قىلىۋېتەلەمدۇ؟**

تەقدىر بەلگىلىنىپ بولغان بىر ئىش. دۇئا ئۇنى بىكار قىلىۋېتەلمەيدۇ. بىراق دۇئا تەقدىردە بەلگىلەنگەنلەرنى ياخشىلىق تەرەپكە بۇرىيالايدۇ. شەرتلىرى تولۇق بولغان ۋە سەممىي قىلىنغان دۇئا ئەلۋەتتە تەقدىرگە تەسىر كۆرسىتەلەيدۇ. بۇ يەنە سەۋەب بىلەن ئىشقا ئاشىدۇ. چۈنكى تەقدىر سەۋەبتىن ئايرىلالمايدۇ، بۇ ئىككىسى ئەزەلدىنلا شۇنداق بىرگە بېكىتىلگەن.

تەقدىر دېمەك باشقىسىنى تاللاش ئىختىيارى بولمايدىغان بىرلا يول دېگەنلىك ئەمەس. بەلكى تەقدىر سەۋەب بىلەن باغلىنىشلىق بولغانلىقتىن، سەۋەبلەرگە قاراپ تۈرلۈك بولىدۇ. ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ قايسىبىر مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن قانداق سەۋەبلەرگە باش ئۇرىدىغانلىقىنى ۋە ئۇنىڭ نەتىجىلىرىنى ئېنىق بىلگۈچىدۇر. چۈنكى ئاللاھ تائالاغا نىسبەتەن بولارنىڭ ھەممىسى خۇددى ۋىدىيو پلاستىنكىلىرىغا ئېلىنىپ ساقلانغان ئارخىپقا ئوخشاش ناھايىتى ئېنىقتۇر. سىز قايسىبىر يولنى تاللىماڭ ۋە قانداق سەۋەبلەرنى قوللانماڭ سىز ئاللاھ تائالانىڭ تەقدىرى بويىچە ئىش كۆرگەن بولىسىز. چۈنكى سىز تاللايدىغان يوللار، قىلىدىغان ئىشلار ۋە قوللىنىدىغان چارە ـ تەدبىرلەرنىڭ ھەممىسى تەقدىر خەرىتىسىنىڭ ئىچىدىن ئورۇن ئالغان ۋە قايسىسىنى تاللاش ئىختىيارى سىزگە بېرىلگەن. مانا بۇ، «ھېچقانداق ئىش ئاللاھ تائالانىڭ تەقدىرىدىن تاشقىرى بولمايدۇ.» دېگەننىڭ مەنىسىدۇر. ئىنسان شۇڭا يول تاللاشتا ئەركىندۇر. ئۇنىڭ تاللىغان يولى ۋە قوللانغان سەۋەبلىرىگە قاراپ تەقدىرى ئەمەلگە ئاشىدۇ.

يۇقىرىقىلاردىن شۇنى چۈشىنىشكە بولىدۇكى، قەدەر ئوقى ياچاقتىن چىقىپ بولغان ۋە ئۇ ئۆز يۆنىلىشىگە قاراپ يۈرۈپ كەتكەن. شەرتلىرى تولۇق بولغان سەممىي دۇئا ئوقنىڭ نىشانغا تېگىشىگە توسقۇن بولالىغاندەك، يۈرەكتىن ئەمەس ئاغزاكى قىلىنغان ياكى شەرتلىرى تولۇق بولمىغان دۇئالار ئۇنى توسالمايدۇ. دۇئانىڭ قەدەر ئوقىنى نىشانغا تېگىشتىن ساقلاپ قالالىغانلىقى تەقدىر قىلىنىپ بولغان ئىشنى بىكار قىلىۋەتكەنلىكى ياكى ئارقىغا قايتۇرىۋەتكەنلىكى ئەمەس، ئەلۋەتتە. بەلكى قەدەر ئوقى ئۆز يۆنىلىشىگە قاراپ ماڭغان بولسىمۇ، دۇئانىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇنىڭ نىشانغا يېتەلمىگەنلىكىدۇر. ئىمام غازالى مۇنداق دېگەن:« بىلگىنكى بالايى-ئاپەتنى دۇئا ئارقىلىق قايتۇرۇپ رەھمەت كەلتۈرۈشمۇ بەلگىلەنگەن قازا-قەدەر جۈملىسىدىندۇر»

**737. سۇئال: دۇئا بىراۋنىڭ ۋاستىسىگە مۇھتاجمۇ؟**

دۇئا ھېچكىمنىڭ ۋاستىسىگە مۇھتاج ئەمەس. تىلەكلەر پەقەت ئاللاھنىڭ ئۆزىدىن بىۋاستە سورىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « مېنىڭ بەندىلىرىم سەندىن مەن توغرىلىق سورىسا (ئۇلارغا ئېيتقىنكى)، مەن ھەقىقەتەن ئۇلارغا يېقىنمەن (يەنى ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ۋە سۆزلىرىنى بىلىپ تۇرىمەن )، ماڭا دۇئا قىلسا، مەن دۇئا قىلغۇچىنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلىمەن.» [بەقەر سۈرىسى 186ـ ئايەت].

دۇئادا ۋاستە قوللىنىشقا بولىدۇ، بىراق ۋاستە كىشىنىڭ ئۆز ئەمەلى ۋە ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرى بىلەنلا چەكلىنىدۇ. ھەركىم ئۆزىنىڭ ئاللاھ تائالاغا بولغان چىن ئىمانىنى، ئاللاھنىڭ بارچە كەمچىلىكلەردىن پاك ئىكەنلىكىنى، ئۇنىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان سۆيگۈسىنى ۋە ئاللاھ رازىلىقىنى كۆزلەپ قىلغان ياخشى ئەمەللىرىنى ۋاستە قىلىپ تۇرۇپ ھاجەتلىرىنى ئاللاھتىن سورىسا بولىدۇ. مانا بۇ، ئىسلام دىنىنىڭ كۆرسەتمىسىدۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئۆزىنىڭ ئىمانىنى ۋاستە قىلىپ دۇئا قىلغانلارنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغانلىقىنى ھېكايە قىلىش ئارقىلىق مۇسۇلمانلارغا ۋاستە قىلىشنىڭ ئۇسۇلىنى ئۆگىتىپ مۇنداق دەيدۇ. « پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن بىر چاقىرغۇچىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ)، رەببىڭلارغا ئىمان ئېيتىڭلار، دەپ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق، ئىمان ئېيتتۇق، پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، يامانلىقلىرىمىزنى يوققا چىقارغىن، بىزنى ياخشىلارنىڭ قاتارىدا ۋاپات قىلدۇرغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە پەيغەمبەرلىرىڭ ئارقىلىق ۋەدە قىلغان نەرسىنى (يەنى ئىتائەت قىلغانلارغا خاس بولغان جەننەتنى) بەرگىن، قىيامەت كۈنى بىزنى رەسۋا قىلمىغىن. سەن ھەقىقەتەن ۋەدەڭگە خىلاپلىق قىلمايسەن.» ئاللاھ تائالا يەنە قۇرئان كەرىمدە يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاللاھنىڭ بىرلىكى ۋە نۇقسانلاردىن پاكلىقىنى ۋاستە قىلىپ دۇئا قىلغانلىقى ۋە دۇئاسىنىڭ ئىجابەت بولغانلىقىنى ھېكايە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئۇ قاراڭغۇلۇقتا ( بېلىقنىڭ قارنىدا) پەرۋەردىگارىم! سەندىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر. سەن جىمى كەمچىلىكلەردىن پاكتۇرسەن. مەن ھەقىقەتەن ئۆز نەپسىمگە زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم، دەپ نىدا قىلدى. ئۇنىڭ دۇئاسىنى ئىجابەت قىلدۇق. ئۇنى بېلىق يۇتقان چاغدىكى غەمدىن خالاس قىلدۇق.» [ ئەنبىيا سۈرىسى 87ـ 88ـ ئايەتلەر]. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەمىشە ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىم ـ سۈپەتلىرىنى ۋاستە قىلىپ دۇئا قىلاتتى. ئۇ قىيىن ئىشقا دۇچ كەلگەندە مۇنداق دەپ دۇئا قىلاتتى: ئى ھەمىشە تىرىك تۇرغۇچى، پۈتۈن مەخلۇقاتلارنى ئىدارە قىلغۇچى الله! سېنىڭ رەھمىتىڭگە يېلىنىپ ياردەم تىلەيمەن. (تىرمىزى: 3524)

يۇقارىقىلاردىن باشقا، ھايات بولغان ئاتا ـ ئانا، ئۆلىما، ۋە باشقىمۇ كىشىلەرنىڭ دۇئا قىلىپ بېرىشىنى ئۆتىنىش دۇرۇستۇر. شۇنداقلا كىشى ئۆزىنىڭ گۇناھتىن يانغانلىقىنى ۋاستە قىلىشمۇ دۇرۇستۇر. چۈنكى گۇناھتىن يېنىش ياخشى ئەمەلگە ياتىدۇ. ياخشى ئەمەل دۇئادا ئەڭ ياخشى ۋاستە بولىدۇ. يۇقارىدا بايان قىلىنغان «ئۆڭكۈردىكى ئۈچ كىشىنىڭ قىسسىسى» دە، ئۇلارنىڭ بىرى ئاللاھتىن قورققانلىقتىن، شەرت ـ شارائىتى ھازىرلىنىپ بولغان زىنانى تەرك ئەتكەنلىكىنى ۋاستە قىلغان ئىدى.

# ئىككىنچى باپ. دۇرۇد

## 738. سوئال: دۇرۇدنىڭ مەنىسى، بۇيرۇلىشى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامغا دۇرۇد ئېيتىشنىڭ پەزىلىتى

دۇرۇد ـ پارىسچە سۆز بولۇپ، ئۇنىڭ ئىسلام ئىستېمالىدىكى مەنىسى: ئاللاھ تائالادىن پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ شەنىنى ئۈستۈن، دەرىجىسىنى يۇقىرى ۋە نام ـ نىشانىسىنى مەڭگۈ قىلىشنى تىلەش دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەپ بۇيرۇيدۇ : « ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن پەيغەمبەرگە رەھمەت يوللايدۇ، پەرىشتىلەرمۇ ھەقىقەتەن ئۇنىڭغا مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ، ئى مۆئمىنلەر! سىلەر پەيغەمبەرگە دۇرۇد ئېيتىڭلار ۋە ئامانلىق تىلەڭلار » (ئەھزاب سۈرىسى 56 ـ ئايەت).

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ماڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، الله ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايدۇ، ئون گۇناھىنى ئۆچۈرۈپ تاشلايدۇ ۋە مەرتىۋىسىنى ئون دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ. (نەسائى: 1297)

پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دېدى: يېنىمغا بىر پەرىشتە كېلىپ مۇنداق دېدى: ”ئى مۇھەممەد ! رەببىڭ ساڭا سالام يوللىدى ۋە: كىمكى ساڭا بىر قېتىم دۇرۇت ئېيتسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم رەھمەت ئېيتىمەن. ساڭا بىر قېتىم سالام يوللىسا، مەن ئۇنىڭغا ئون قېتىم سالام يوللايمەن. بۇ سېنى خۇرسەن قىلمامدۇ؟ دېدى“ . (نەسائى: 1283)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ يەر يۈزىدە ئايلىنىپ تۇرىدىغان پەرىشتىلىرى بار، ئۇلار ئۇممىتىمنىڭ سالامىنى ماڭا يەتكۈزۈپ تۇرىدۇ. (نەسائى: 1282)

## 739. سوئال: پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامغا دۇرۇد ئېيتمىغان ئادەمنىڭ سۈپىتى

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىم ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللاشنى ئۇنۇتسا، جەننەت يولىدىن ئاداشقان بولىدۇ. (ئىبنى ماجە: 908)

كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنبەرگە چىقماقچى بولۇپ، بىرىنچى پەشتاققا پۇتىنى قويغاندا: ئامىن! دېدى. ئاندىن ئىككىنچىسىگە چىققاندا يەنە: ئامىن! دېدى. ئاندىن ئۈچىنچىسىگە چىققاندىمۇ: ئامىن! دېدى. ئۇ مۇنبەردىن چۈشكەندىن كېيىن، بىز: ئى رەسۇلۇللاھ ! بۈگۈن بىز سەندىن بىر سۆز ئاڭلىدۇق، دېگەندۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام: ئاڭلىدىڭلارمۇ؟ دەپ سورىدى، بىز: ھەئە، ئاڭلىدۇق، دېۋىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دېدى: بىرىنچى پەشتاققا ئاياغ باسقىنىمدا، جىبرىئىل يېنىمغا كېلىپ: ”ئاتا ئانىسىنىڭ بىرى ياكى ھەر ئىككىلىسى ھايات تۇرۇپ، ئۇلار تۈپەيلى (يەنى ئۇلارنىڭ خىزمىتىنى قىلماي) جەننەتكە كىرمىگەنلەر بەدبەخت بولسۇن! “ دېگەندى، مەن ئۇنى تەستىقلاپ: ئامىن! دېدىم. ئاندىن ئىككىنچى پەشتاققا ئاياغ باسقىنىمدا، جىبرىئىل: ”ئىسمىڭنىڭ تىلغا ئېلىنغىنىنى ئاڭلاپ تۇرۇپ، ساڭا سالام يوللىمىغان كىشى بەدبەخت بولسۇن! “ دېگەندى، مەن: ئامىن! دېدىم. ئۈچىنچى پەشتاقتا: ”رامىزان ئېيى يېتىپ كىرسىمۇ، گۇناھلىرى مەغپىرەت بولمىغان كىشى بەدبەخت بولسۇن! “ دېگەندى. مەن يەنە: ئامىن! دېدىم. (ئەلكەبىر19/144)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مېنىڭ ئىسمىم زىكىر قىلىنغاندا، ماڭا دۇرۇت ۋە سالام يوللىمىغان كىشى ھەقىقەي بېخىلدۇر. (تىرمىزى: 3546)

### 740. سۇئال: ئەڭ ئەۋزەل دۇرۇد قايسى؟

ئابدۇراھمان ئىبنى ئەبۇ لەيلا مۇنداق دەيدۇ: كەئب ئىبنى ئۇجرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇچراپ قېلىپ مۇنداق دېدى: ساڭا بىر ھەدىيە بېرەيمۇ؟ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېنىمىزغا كەلدى، بىز: "ئى رەسۇلۇللاھ! ساڭا قانداق سالام قىلىشنى بىلىمىز، ئەمما ساڭا قانداق دۇرۇت ئېيتىمىز؟ دەپ سورىغانىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېدى: «اللهم صل على محمد وعلى آل محمد كما صليت على آل إبراهيم إنك حميد مجيد، وبارك على محمد وعلى آل محمد كما باركت على آل إبراهيم إنك حميد مجيد»* «ئى اللە! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە رەھمەت قىلغىن. ھەقىقەتەن سەن ماختاشقا لايىق ئۇلۇغ زاتسەن. ئى اللە! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت ئاتا قىلغىنىڭدەك، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلىسىگە بەرىكەت بەرگىن! ھەقىقەتەن سەن ماختاشقا لايىق بۈيۈك زاتسەن» دەڭلار! دېدى. (بۇخارى: 6357)

### 741. سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۈشدە كۆرۈشنىڭ پەزىلىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۈشدە كۆرگەن ئادەمنىڭ ئاخىرەتلىك ئىشلىرى ياخشى بولىدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتىگە ئېرىشىدۇ، جەننەتكە كىرىدۇ، ئۆزىنىڭ ۋە ئاتا-ئانىسىنىڭ گۇناھى مەغفىرەت بولىدۇ. (ئاتا- ئانىسى مۇسۇلمان بولغان ئەھۋالدا گۇناھى مەغفىرەت بولىدۇ)، قۇرئاننى ئون ئىككى قېتىم تامام قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدۇ، سەكراتىل مەۋت ئاسان بولىدۇ، قەبرىنىڭ ئازابى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ، قىيامەتنىڭ دەھشەتلىرىدىن ئامان بولىدۇ، ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى ۋە مېھرىبانلىقى بىلەن دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ھاجەتلىرى ئادا بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى مېنى چۈشدە كۆرسە، ئويغاق چاغدىمۇ كۆرىدۇ ياكى خۇددى ئويغاق چاغدا كۆرگەندەك بولىدۇ، (چۈنكى) شەيتان مېنىڭ سۈرىتىمگە كىرەلمەيدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 5023، بۇخارى: 6997)

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ياخشى چۈش پەيغەمبەرلىكنىڭ 70 پارچىسىدىن بىرىدۇر دېگەن. (مۇسلىم: 2665)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۈشدە كۆرۈشنى ئارزۇ قىلغان ئادەم دۇرۇدنى كۆپ ئوقۇشى لازىم.

## ئۈچىنچى باپ: قۇرئان كەرىمدىن تاللانغان دۇئالار

### 742. سۇئال: ئادەم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{ رَبَّنَا ظَلَمْنَآ أَنفُسَنَا وَإِنْ لَّمْ تَغْفِرْ لَنَا وَتَرْحَمْنَا لَنَكُونَنَّ مِنَ ٱلْخَاسِرِيْنَ}

« پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق، بىزنى كەچۈرمىسەڭ بىز ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز»[ئەئراف سۈرىسى 23- ئايەت].

**743. سۇئال: نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى**

{رَبِّ إِنِّيٓ أَعُوذُ بِكَ أَنْ أَسْأَلَكَ مَا لَيْسَ لِي بِهِ عِلْمٌ وَإِلاَّ تَغْفِرْ لِي وَتَرْحَمْنِيٓ أَكُن مِّنَ ٱلْخَاسِرِيْنَ}. «پەرۋەردىگارىم! مەن بىلمىگەن نەرسىنى سوراشتىن سېنىڭ پاناھىڭغا سىغىنىمەن، ئەگەر ماڭا مەغپىرەت قىلمىساڭ ۋە رەھىم قىلمىساڭ، زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمەن»[ھۇد سۈرىسى 47- ئايەت].

**744. سۇئال: ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرى**

1-{رَبَّنَا تَقَبَّلْ مِنَّآ إِنَّكَ أَنتَ ٱلسَّمِيعُ ٱلْعَلِيمُ. رَبَّنَا وَٱجْعَلْنَا مُسْلِمَيْنِ لَكَ وَمِن ذُرِّيَّتِنَآ أُمَّةً مُّسْلِمَةً لَّكَ وَأَرِنَا مَنَاسِكَنَا وَتُبْ عَلَيْنَآ إِنَّكَ أَنتَ ٱلتَّوَّابُ ٱلرَّحِيْمُ}. «پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! ئىككىمىزنى ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن قىلغىن، بىزنىڭ ئەۋلادلىرىمىزدىنمۇ ئۆزەڭگە ئىتائەتمەن ئۈممەت چىقارغىن، بىزگە ھەججىمىزنىڭ قائىدىلىرىنى بىلدۈرگىن، تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن، چۈنكى سەن تەۋبىنى ناھايىتى قوبۇل قىلغۇچىسەن، ناھايىتى مېھرىبانسەن» [بەقەر سۈرىسى 127- 128- ئايەتلەر].

**2**-{رَبِّ اجْعَلْنِي مُقِيْمَ الصَّلاَةِ وَمِن ذُرِّيَّتِي رَبَّنَا وَتَقَبَّلْ دُعَاءَ. رَبَّنَا اغْفِرْ لِي وَلِوَالِدَيَّ وَلِلْمُؤْمِنِيْنَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابُ}. پەرۋەردىگارىم! مېنى ۋە بىر قىسىم ئەۋلادىمنى نامازنى ئادا قىلغۇچى قىلغىن، پەرۋەردىگارىمىز! دۇئايىمنى قوبۇل قىلغىن! ھېساب ئالىدىغان كۈندە(يەنى قىيامەت كۈندە)ماڭا، ئاتا ــ ئانامغا ۋە مۆئمىنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن» [ ئىبراھىيم 40- 41- ئايەت].

**3**- {رَبِّ هَبْ لِي حُكْماً وَأَلْحِقْنِي بِالصَّالِحِيْنَ. وَاجْعَل لِّي لِسَانَ صِدْقٍ فِي الآخِرِيْنَ وَاجْعَلْنِي مِنْ وَرَثَةِ جَنَّةِ النَّعِيْمِ }. پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئىلىم ھېكمەت ئاتا قىلغىن، مېنى ياخشىلارغا قوشقىن. كېيىنكىلەر ئارىسىدا ياخشى نامىمنى قالدۇرغىن مېنى نازۇ نېمەتلىك جەننەتنىڭ ۋارىسلىرىدىن قىلغىن».[شۇئەرا سۈرىسى83- 85- ئايەتلەر].

4- {رَّبَّنَا عَلَيْكَ تَوَكَّلْنَا وَإِلَيْكَ أَنَبْنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ (**4**) رَبَّنَا لَا تَجْعَلْنَا فِتْنَةً لِّلَّذِينَ كَفَرُوا وَاغْفِرْ لَنَا رَبَّنَا إِنَّكَ أَنتَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ (**5**)} «پەرۋەردىگارىمىز ساڭا تەۋەككۇل قىلدۇق، ساڭا قايتتۇق، ئاخىر قايتىدىغان جاي سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر. پەرۋەردىگارىمىز! كاپىرلارنى بىزگە زىيانكەشلىك قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلمىغىن (ئۇلار بىزگە مۇسەللەت بولۇپ، بىزنى كۆتۈرگىلى بولمايدىغان ئازاب بىلەن دىنىمىزدىن چىقارمىسۇن)، پەرۋەردىگارىمىز، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن»[مۇمتەھىنە 4-5- ئايەتلەر].

**745. سۇئال: مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرى**

1-{رَبِّ ٱشْرَحْ لِي صَدْرِي. وَيَسِّرْ لِيٓ أَمْرِي. وَٱحْلُلْ عُقْدَةً مِّن لِّسَانِي. يَفْقَهُواْ قَوْلِي}

« پەرۋەردىگارىم! مېنىڭ قەلبىمنى كەڭ قىلغىن، (يەنى ئىمان بىلەن ۋە پەيغەمبەرلىك بىلەن نۇرلاندۇرغىن)تىلىمدىن كېكەچلىكنى كۆتۈرىۋەتكىن ئۇلار مېنىڭ سۆزۈمنى چۈشەنسۇن».[ تاھا سۈرىسى 25- 28- ئايەتلەر].

2-{ رَبِّ إِنِّ ظَلَمْتُ نَفْسِي فَاغْفِرْ لِي}. « پەرۋەردىگارىم! مەن ھەقىقەتەن ئۆزەمگە زۇلۇم

قىلدىم. ماڭا مەغپىرەت قىلغىن».[قەسەس سۈرىسى 16-ئايەت].

## 746. سۇئال: ئەسھابۇلكەھفنىڭ دۇئاسى

{رَبَّنَآ آتِنَا مِنْ لَّدُنكَ رَحْمَةً وَهَيِّءْ لَنَا مِنْ أَمْرِنَا رَشَداً} :«پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە رەھمەت خەزىنىلىرىڭدىن ئاتا قىلغىن، بىزنىڭ ئىشلىرىمىزنى تۈزەپ، بىزنى ھىدايەت تاپقۇچىلاردىن قىلغىن». [ كەھف سۈرىسى 10- ئايەت].

## 747. سۇئال: ئەييۇب ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{أَنِّي مَسَّنِيَ ٱلضُّرُّ وَأَنتَ أَرْحَمُ ٱلرَّاحِمِينَ }. «(پەرۋەردىگارىم!) ھەقىقەتەن مېنى بالا (يەنى قاتتىق كېسەل) ئورىۋالدى، سەن ئەڭ مەرھەمەتلىكسەن». [ ئەنبىيا سۈرىسى83- ئايەت].

## 748. سۇئال: سۇلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{رَبِّ أَوْزِعْنِي أَنْ أَشْكُرَ نِعْمَتَكَ الَّتِي أَنْعَمْتَ عَلَيَّ وَعَلَى وَالِدَيَّ وَأَنْ أَعْمَلَ صَالِحاً تَرْضَاهُ وَأَدْخِلْنِي بِرَحْمَتِكَ فِي عِبَادِكَ الصَّالِحِيْنَ}. «پەرۋەردىگارىم! سەن مېنى ماڭا ۋە ئاتا ـ ئانامغا بەرگەن نېمىتىڭگە شۈكۈر قىلىشقا، سەن رازى بولىدىغان ياخشى ئەمەلنى قىلىشقا مۇۋەپپەق قىلغىن، رەھمىتىڭ بىلەن مېنى ياخشى بەندىلىرىڭ قاتارىغا كىرگۈزگىن»[نەمل سۈرىسى19- ئايەت].

## 749. سۇئال: يۇنۇس ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{ لاَ إِلَهَ إِلاَّ أَنتَ سُبْحَانَكَ إِنِّي كُنتُ مِنَ الظَّالِمِيْنَ } « (پەرۋەردىگارىم!) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆز نەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم». [ ئەنبىيا سۈرىسى 87- ئايەت].

## 750. سۇئال: زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى

{رَبِّ لاتَذَرْنِي فَرْداً وَأَنتَ خَيْرُ الْوَارِثِيْنَ }. « ئى پەرۋەردىگارىم! مېنى (بالىسىز، ۋارىسسىز) يالغۇز قويمىساڭ، سەن ئەڭ ياخشى ۋارىستۇرسەن (يەنى ھەممە ئادەم ئۆلىدۇ، سەنلا باقىي قالىسەن)».[ئەنبىيا سۈرىسى89- ئايەت].

## 751. سۇئال: پەيغەمبەرلەرنىڭ ئورتاق دۇئاسى

**{قُلِ اللَّهُمَّ مَالِكَ الْمُلْكِ تُؤْتِي الْمُلْكَ مَن تَشَاءُ وَتَنْزِعُ الْمُلْكَ مِمَّن تَشَاءُ وَتُعِزُّ مَن تَشَاءُ وَتُذِلُّ مَن تَشَاءُ. بِيَدِكَ الْخَيْرُ إِنَّكَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْرٌ. تُولِجُ اللَّيْلَ فِي النَّهَارِ وَتُولِجُ النَّهَارَ فِي اللَّيْلِ وَتُخْرِجُ الْحَيَّ مِنَ الْمَيِّتِ وَتُخْرِجُ المَيَّتَ مِنَ الْحَيِّ وَتَرْزُقُ مَن تَشَاءُ بِغَيْرِ حِسَابٍ}.**

«ئېيتقىنكى، پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان ئى ئاللاھ! خالىغان ئادەمگە پادىشاھلىقنى بېرىسەن، خالىغان ئادەمدىن پادىشاھلىقنى تارتىپ ئالىسەن؛ خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن، خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن؛ ھەممە ياخشىلىق (نىڭ خەزىنىسى يالغۇز) سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. سەن ھەقىقەتەن ھەممىگە قادىرسەن. كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىسەن، كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىسەن، (شۇنىڭ بىلەن كېچە-كۈندۈزنىڭ ئۇزۇن - قىسقا بولۇشى پەسىللەر بويىچە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ)؛ جانلىقنى (يەنى تىرىك بولغان ئىنساننى، ھايۋاننى) جانسىزدىن (يەنى جانسىز بولغان ئابمەنىدىن) چىقىرىسەن، جانسىزنى (يەنى جانسىز بولغان ئابمەنىنى ) جانلىقتىن (يەنى جانلىق بولغان ئىنساندىن، ھايۋاندىن ) چىقىرىسەن؛ ئۆزەڭ خالىغان كىشىگە ھېسابسىز رىزىق بېرىسەن » [ ئال ئىمران سۈرىسى 26- 27- ئايەتلەر].

### 752. سۇئال: مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئالىرى

**1**-{رَّبِّ أَدْخِلْنِي مُدْخَلَ صِدْقٍ وَأَخْرِجْنِي مُخْرَجَ صِدْقٍ وَاجْعَل لِّي مِن لَّدُنكَ سُلْطَاناً نَّصِيراً}. « پەرۋەردىگارىم! مېنى قەبرەمگە ئوڭۇشلۇق كىرگۈزگىن، قەبرەمدىن ئوڭۇشلۇق چىقارغىن، ماڭا دەرگاھىڭدىن ھەقىقەتكە ياردەم بېرىدىغان قۇۋۋەت ئاتا قىلغىن» [ئىسرا سۈرىسى 80- ئايەت].

2-{رَّبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيراً }. « پەرۋەردىگارىم! ئاتا - ئانام مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن»[ئىسرا سۈرىسى 24- ئايەت].

3- {رَّبِّ زِدْنِي عِلْمًا}. « پەرۋەردىگارىم!ئىلمىمنى زىيادە قىلغىن!» [ تاھا سۈرىسى 114- ئايەت].

### 753. سۇئال: ساھابىلارنىڭ دۇئالىرى

**1**-{سَمِعْنَا وَأَطَعْنَا غُفْرَانَكَ رَبَّنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ}. « بىز (دەۋىتىڭنى) ئاڭلىدۇق ۋە (ئەمرىڭگە) ئىتائەت قىلدۇق، پەرۋەردىگارىمىز، مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، ئاخىر قايتىدىغان جايىمىز سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر» [ بەقەر سۈرىسى 285- ئايەت].

2-{رَبَّنَا لاَ تُؤَاخِذْنَا إِن نَّسِينَا أَوْ أَخْطَأْنَا رَبَّنَا وَلاَ تَحْمِلْ عَلَيْنَا إِصْراً كَمَا حَمَلْتَهُ عَلَى الَّذِينَ مِن قَبْلِنَا رَبَّنَا وَلاَ تُحَمِّلْنَا مَا لاَ طَاقَةَ لَنَا بِهِ وَاعْفُ عَنَّا وَاغْفِرْ لَنَا وَارْحَمْنَا أَنتَ مَوْلاَنَا فَانْصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِيْنَ}.

«پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەھۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق)، بىزنى جازاغا تارتمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش، بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن)، پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن، بىزنى كەچۈرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن، كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن». [ بەقەر سۈرىسى 286- ئايەت].

### 754. سۇئال: ئىلىمدە توشقانلارنىڭ دۇئاسى

{رَبَّنَا لاَ تُزِغْ قُلُوبَنَا بَعْدَ إِذْ هَدَيْتَنَا وَهَبْ لَنَا مِن لَّدُنْكَ رَحْمَةً إِنَّكَ أَنتَ الْوَهَّابُ. رَبَّنَا إِنَّكَ جَامِعُ النَّاسِ لِيَوْمٍ لاَّ رَيْبَ فِيْهِ إِنَّ اللّهَ لاَ يُخْلِفُ الْمِيْعَادَ }. « پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن دىللىرىمىزنى توغرا يولدىن بۇرىۋەتمىگىن، بىزگە دەرگاھىڭدىن رەھمەت بېغىشلىغىن، شۈبھىسىزكى، سەن (بەندىلىرىڭگە ئاتالارنى) بەكمۇ بېغىشلىغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! شۈبھىسىزكى، كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى ھېساب ئېلىنىدىغان قىيامەت كۈنىدە) كىشىلەرنى توپلىغۇچىسەن، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ » [ ئال ئىمران سۈرىسى 8-9- ئايەتلەر].

### 755. سۇئال: تەقۋادارلارنىڭ دۇئالىرى

**1**-{رَبَّنَا إِنَّنَا آمَنَّا فَاغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ}. «پەرۋەردىگارىمىز! بىز شۈبھىسىز ئىمان ئېيتتۇق، بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن ». [ ئال ئىمران سۈرىسى 16- ئايەت].

2-{رَبَّنَا اصْرِفْ عَنَّا عَذَابَ جَهَنَّمَ إِنَّ عَذَابَهَا كَانَ غَرَاماً. إِنَّهَا سَاءتْ مُسْتَقَرّاً وَمُقَاماً}.

« پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن جەھەننەم ئازابىنى دەپئى قىلغىن، جەھەننەمنىڭ ئازابى

ھەقىقەتەن (سېنىڭ دوزىخىڭدىن) ئايرىلمايدۇ جەھەننەم ھەقىقەتەن يامان قارارگاھتۇر، يامان جايدۇر».[ فۇرقان سۈرىسى65ـ 66ـ ئايەتلەر].

3–{رَبَّنَا هَبْ لَنَا مِنْ أَزْوَاجِنَا وَذُرِّيَّاتِنَا قُرَّةَ أَعْيُنٍ وَاجْعَلْنَا لِلْمُتَّقِيْنَ إِمَاماً}. «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ئاياللىرىمىز ۋە ئەۋلادلىرىمىز ئارقىلىق شادلىق بېغىشلىشىڭنى (يەنى بىزگە ساڭا ئىتائەتمەن پەرزەنت ئاتا قىلىشىڭنى) تىلەيمىز، بىزنى تەقۋادارلارنىڭ پېشۋاسى (يەنى تەقۋادارلارنىڭ نەمۇنىسى، ياخشىلىقتا دەۋەت قىلغۇچى) قىلغىن» [فۇرقان 74ـ ئايەت].

**756. سۇئال: سەبىرلىك مۆئمىنلەرنىڭ دۇئاسى**

{ربَّنَا اغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَإِسْرَافَنَا فِي أَمْرِنَا وَثَبِّتْ أَقْدَامَنَا وانصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِيْنَ }.

«پەرۋەردىگارىمىز! گۇناھلىرىمىزنى، ئىشىمىزدا چەكتىن ئاشقانلىقىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، قەدەملىرىمىزنى (جەڭ مەيدانىدا) مۇستەھكەم قىلغىن ۋە كاپىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن» [ ئال ئىمران سۈرىسى147ـ ئايەت].

**757. سۇئال: ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى**

{رَبَّنَا أَنزِلْ عَلَيْنَا مَآئِدَةً مِّنَ السَّمَاءِ تَكُونُ لَنَا عِيداً لِّأَوَّلِنَا وَآخِرِنَا وَآيَةً مِّنكَ وَارْزُقْنَا وَأَنتَ خَيْرُ الرَّازِقِيْنَ}. «ئى پەرۋەردىگارىمىز ئاللاھ! بىزگە ئۈستىدە تاماق بار داستىخان چۈشۈرگىن، بۇ كۈن بىزلەرگە ۋە بىزدىن كېيىنكىلەرگە بايرام بولۇپ قالسۇن، ئۇ داستىخان سەندىن بىزگە (قۇدرىتىڭنى ۋە پەيغەمبەرلىكىمنى كۆرستىدىغان) بىر مۆجىزە بولۇپ قالسۇن. بىزگە رىزىق بەرگىن، سەن رىزىق بەرگۈچىلەرنىڭ ياخشىسىسەن» [مائىدە سۈرىسى 114ـ ئايەت].

**758. سۇئال: ئىيسا ئەلەيھىسسالام مۇرىتلىرىنىڭ دۇئاسى**

{رَبَّنَا آمَنَّا بِمَا أَنزَلَتْ وَاتَّبَعْنَا الرَّسُولَ فَاكْتُبْنَا مَعَ الشَّاهِدِيْنَ }. « پەرۋەردىگارىمىز! سەن نازىل قىلغان كىتابقا ئىشەندۇق، پەيغەمبەرگە ئەگەشتۇق، بىزنى (ھىدايىتىڭگە) شاھىت بولغانلار قاتارىدا قىلغىن»[ ئال ئىمران سۈرىسى 53ـ ئايەت].

**759. سۇئال: يۇسۇپ ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى**

{ فَاطِرَ السَّمَاوَاتِ وَالأَرْضِ أَنتَ وَلِيِّي فِي الدُّنُيَاوَالآخِرَةِ تَوَفَّنِي مُسْلِماً وَأَلْحِقْنِي بِالصَّالِحِيْنَ}.

« ئى ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ئۆرنەكسىز ياراتقۇچى زات! دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مېنىڭ ئىگەمسەن، مېنى مۇسۇلمان پېتىمچە قەبزى روھ قىلغىن، مېنى ياخشى بەندىلەر قاتارىدا قىلغىن» يۇسۇف سۈرىسى[ 101ـ ئايەت].

**760. سۇئال: پەرىشتىلەرنىڭ دۇئاسى**

{رَبَّنَا وَسِعْتَ كُلَّ شَيْءٍ رَّحْمَةً وَعِلْماً فَاغْفِرْ لِلَّذِينَ تَابُوا وَاتَّبَعُوا سَبِيلَكَ وَقِهِمْ عَذَابَ الْجَحِيْمِ. رَبَّنَا وَأَدْخِلْهُمْ جَنَّاتِ عَدْنٍ الَّتِي وَعَدتَّهُم وَمَن صَلَحَ مِنْ آبَائِهِمْ وَأَزْوَاجِهِمْ وَذُرِّيَّاتِهِمْ إِنَّكَ أَنْتَ الْعَزِيْزُ الْحَكِيْمُ. وَقِهِمُ السَّيِّئَاتِ وَمَن تَقِ السَّيِّئَاتِ يَوْمَئِذٍ فَقَدْ رَحِمْتَهُ وَذَلِكَ هُوَ الْفَوْزُ الْعَظِيْمُ }.

«پەرۋەردىگارىمىز! سېنىڭ رەھمىتىڭ ۋە ئىلمىڭ ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، تەۋبە قىلغانلارغا ۋە سېنىڭ يولۇڭغا ئەگەشكەنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن، ئۇلارنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! سەن ئۇلارنى، ئۇلارنىڭ ئاتا ـ بوۋىلىرىدىن، ئاياللىرىدىن، ئەۋلادلىرىدىن ياخشى بولغانلارنى ئۇلارغا ۋەدە قىلغان مەڭگۈلۈك جەننەتكە كىرگۈزگىن، سەن

ھەقىقەتەن غالىبسەن، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! سەن ئۇلارنى يامان ئىشلاردىن ساقلىغىن، سەن كىمنى يامان ئىشلاردىن ساقلايدىكەنسەن، شۈبھىسىزكى، بۇ كۈندە سەن ئۇنىڭغا رەھمەت قىلغان بولىسەن، بۇ چوڭ بەختتۇر» [ غافىر سۈرىسى 7-8-9- ئايەتلەر].

**761. سۇئال: ئومۇمىي مۆئمىنلەرنىڭ دۇئالىرى**

**1**-{رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي الآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ}.

« ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن» [بەقەر سۈرىسى 201- ئايەت].

**2**-{رَبَّنَا مَا خَلَقْتَ هَذا بَاطِلاً سُبْحَانَكَ فَقِنَا عَذَابَ النَّارِ. رَبَّنَا إِنَّكَ مَن تُدْخِلِ النَّارَ فَقَدْ أَخْزَيْتَهُ وَمَا لِلظَّالِمِيْنَ مِنْ أَنصَارٍ. رَّبَّنَا إِنَّنَا سَمِعْنَا مُنَادِياً يُنَادِي لِلإِيْمَانِ أَنْ آمِنُواْ بِرَبِّكُمْ فَآمَنَّا رَبَّنَا فَاغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَكَفِّرْ عَنَّا سَيِّئَاتِنَا وَتَوَفَّنَا مَعَ الأبْرَارِ.رَبَّنَا وَآتِنَا مَا وَعَدتَّنَا عَلَى رُسُلِكَ وَلاَ تُخْزِنَا يَوْمَ الْقِيَامَةِ إِنَّكَ لاَ تُخْلِفُ الْمِيْعَادَ}.

« پەرۋەردىگارىمىز! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ. سەن پاكتۇرسەن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! سەن كىمنىكى دوزاخقا كىرگۈزىدىكەنسەن، ئۇنى ئەلۋەتتە خار قىلغان بولىسەن. زالىملارغا ھېچقانداق ياردەمچى بولمايدۇ. پەرۋەردىگارىمىز!بىز ھەقىقەتەن بىر چاقىرغۇچىنىڭ ( يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ)، رەببىڭلارغا ئىمان ئېيتىڭلار، دەپ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق، ئىمان ئېيتتۇق، پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، يامانلىقلىرىمىزنى يوقققا چىقارغىن، بىزنى ياخشىلارنىڭ قاتارىدا قەبزى روھ قىلغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە پەيغەمبەرلىرىڭ ئارقىلىق ۋەدە قىلغان نەرسىنى (يەنى ئىتائەت قىلغانلارغا خاس بولغان جەننەتنى) بەرگىن، قىيامەت كۈنى بىزنى رەسۋا قىلمىغىن. سەن ھەقىقەتەن ۋەدەڭگە خىلاپلىق قىلمايسەن» [ ئال ئىمران سۈرىسى 191- 194- ئايەتلەر].

3-{رَبَّنَا لاَ تَجْعَلْنَا فِتْنَةً لِّلْقَوْمِ الظَّالِمِينَ.وَنَجِّنَا بِرَحْمَتِكَ مِنَ الْقَوْمِ الْكَافِرِيْنِ}.

« پەرۋەردىگارىمىز! زالىم قەۋمنى بىزگە زىيانكەشلىك قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلمىغىن. بىزنى رەھمىتىڭ بىلەن كاپىر قەۋمدىن قۇتۇلدۇرغىن» [يۇنۇس سۈرىسى 85- 86 ئايەتلەر].

4-{رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا وَلاِخْوَانِنَا الَّذِينَ سَبَقُونَا بِالْإِيْمَانِ وَلاَ تَجْعَلْ فِي قُلُوبِنَا غِلّاً لِّلَّذِينَ آمَنُوا رَبَّنَا إِنَّكَ رَؤُوفٌ رَّحِيْمٌ }. « پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغپىرەت قىلغىن، دىللىرىمىزدا مۆئمىنلەرگە قارشى دۈشمەنلىك پەيدا قىلمىغىن، پەرۋەردىگارىمىز! سەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىسەن، مېھرىبانسەن» [ ھەشر سۈرىسى 10- ئايەت].

**5**-{رَبِّ أَوْزِعْنِي أَنْ أَشْكُرَ نِعْمَتَكَ الَّتِي أَنْعَمْتَ عَلَيَّ وَعَلَى وَالِدَيَّ وَأَنْ أَعْمَلَ صَالِحاً تَرْضَاهُ وَأَصْلِحْ لِي فِي ذُرِّيَّتِي إِنِّي تُبْتُ إِلَيْكَ وَإِنِّي مِنَ الْمُسْلِمِيْنَ}. « پەرۋەردىگارىم! سېنىڭ ماڭا ۋە ئاتا- ئانامغا بەرگەن نېمىتىڭگە شۈكۈر قىلىشنى ۋە سەن رازى بولىدىغان ياخشى ئىشنى قىلىشمنى ماڭا ئىلھام قىلغىن، مەن ئۈچۈن مېنىڭ ئەۋلادىمنى تۈزىگىن (يەنى مېنىڭ ئەۋلادىمنى ياخشى ئادەملەر قىلغىن)، مەن ھەقىقەتەن ساڭا (جىمى گۇناھلاردىن ) تەۋبە قىلدىم، مەن ھەقىقەتەن مۇسۇلمانلاردىندۇرمەن» [ ئەھقاف سۈرىسى 15- ئايەت].

6-{رَبَّنَا أَتْمِمْ لَنَا نُورَنَا وَاغْفِرْ لَنَا إِنَّكَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْرٌ}. « ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەللەشتۈرۈپ بەرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن بولساڭ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىرسەن»[ تەھرىم سۈرىسى 8- ئايەت].

7- {رَبَّنَا آمَنَّا فَاغْفِرْ لَنَا وَارْحَمْنَا وَأَنتَ خَيْرُ الرَّاحِمِيْنَ}. « پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئىمان ئېيتتۇق، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، سەن بولساڭ ئەڭ رەھىم قىلغۇچىسەن»[ مۇئمىنۇن سۈرىسى 109- ئايەت].

8-{ رَّبِّ أَنْزِلْنِي مُنْزَلاً مُّبَارَكًا وَأَنتَ خَيْرُ الْمُنْزِلِيْنَ. } « ئى پەرۋەردىگارىم! مېنى مۇبارەك مەنزىلگە چۈشۈرگىن، سەن (دوستلىرىڭنى) ئەڭ ياخشى ئورۇنلاشتۇرغۇچىسەن» [ مۇئمىنۇن سۈرىسى 29- ئايەت].

9-{ رَبَّنَا اغْفِرْ لِي وَلِوَالِدَيَّ وَلِلْمُؤْمِنِينَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابُ} « پەرۋەردىگارىمىز! ھېساب ئالىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ماڭا، ئاتا ـ ئانامغا ۋە مۆئمىنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن»[ ئىبراھىم سۈرىسى 41- ئايەت].

10– { فَاللَّهُ خَيْرٌ حَافِظًا وَهُوَ أَرْحَمُ الرَّاحِمِيْنَ} . « ئاللاھ ئەڭ ياخشى ساقلىغۇچىدۇر، ھەممىدىن مېھرىباندۇر» [ يۇسۇف سۈرىسى64- ئايەت].

11-{ رَبَّنَا أَفْرِغْ عَلَيْنَا صَبْرًا وَتَوَفَّنَا مُسْلِمِيْنَ}. « پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە سەۋر ئاتا قىلغىن، بىزنى مۇسۇلمان پېتىمىزچە قەبزى روھ قىلغىن» [ ئەئراف سۈرىسى 126- ئايەت].

# بەشىنچى باپ. ھەدىسلاردىن تاللانغان مۇئەييەن ئىشلار ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان دۇئالار

### 762. سۇئال: قەرزدىن قۇتۇلۇش دۇئاسى

1) يەھيا ئىبنى سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دۇئا قىلاتتى: «اللهم فالق الإصباح وجاعل الليل سكنًا والشمس والقمر حسبانًا اقض عني الدين واغنني من الفقر، وأمتعني بسمعي وبصري وقوتي في سبيلك» ئى تاڭ ئاتقۇزغۇچى، كېچىنى ئارام ئېلىش ۋاقتى قىلغۇچى، قۇياش بىلەن ئاينى ئۆز ئوقى ئەتراپىدا ئايلاندۇرغۇچى الله! مېنى قەرزىمدىن خالاس قىلغىن، كەمبەغەللىكتىن يىراق قىلغىن. قۇلىقىم، كۆزۈم ۋە قۇۋۋىتىم يەنى پۈتۈن ئەزايىمنى سېنىڭ يولۇڭدا خىزمەت قىلدۇرغىن. (مالىك: 493)

2) 9480/5808 ـ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭ يېنىغا بىر مۇكاتەب كېلىپ: مېنىڭ ئازادلىققا چىقىشىمغا ياردەم بەرگىن ! دېگەنىدى، ئەلى ئۇنىڭغا مۇنداق دېدى: مەن ساڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ماڭا ئۆگەتكەن دۇئاسىنى ئۆگىتىپ قوياي، شۇ دۇئانى ئوقۇساڭ، سىر تېغىدەك قەرزىڭ بولسىمۇ، الله ساڭا ياردەم بېرىپ، قەرزىڭنى ئادا قىلىدۇ. مانا مۇنداق دۇئا قىلغىن: «اللهم اكفني بحلالك عن حرامك، وأغنني بفضلك عمن سواك» ئى الله! ھارامدىن ساقلاپ، ھالال رىزىق بىلەن مېنى قانائەتلەندۈرگىن. پەزلى كەرەمىڭ بىلەن مېنى ھېچكىمگە موھتاج قىلمىغىن!. (تىرمىزى: 3563)

3) مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۈمە

كۈنى مېنى كۆرمىگىنى ئۈچۈن، نامازدىن كېيىن يېنىمغا كېلىپ: ئى مۇئاز! بۈگۈن سېنى كۆرمىدىمغۇ؟ دەپ سورىدى. مەن: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! بىر يەھۇدىيغا بىر ئۇقىيە ئالتۇن قەرزىم بار ئىدى، سېنىڭ يېنىڭغا ماڭسام، ئۇ كېلىپ مېنى مەشغۇل قىلىپ قويىدى، شۇنىڭ ئۈچۈن چىقالمىدىم، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى مۇئاز! ساڭا بىر دۇئا ئۆگىتىپ قوياي. ئەگەر ئۇ دۇئانى قىلساڭ، سۇبەير (يەمەندىكى بىر تاغنىڭ ئىسمى) تېغىدەك قەرزىڭ بولسىمۇ، اللە ئۇنى تۆلىشىڭگە ياردەم قىلىدۇ. ئى مۇئاز مۇنداق دۇئا قىل: {تُولِجُ اللَّيْلَ فِي النَّهَارِ وَتُولِجُ النَّهَارَ فِي اللَّيْلِ وَتُخْرِجُ الْحَيَّ مِنَ الْمَيِّتِ وَتُخْرِجُ الَمَيَّتَ مِنَ الْحَيِّ وَتَرْزُقُ مَن تَشَاء بِغَيْرِ حِسَابٍ} {ئى اللە! خالىغان ئادەمگە پادىشاھلىقنى بېرىسەن، خالىغان ئادەمدىن پادشاھلىقنى تارتىپ ئالىسەن. خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن، خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن. ھەممە ياخشىلىق سېنىڭ قولۇڭدىدۇر، سەن ھەقىقەتەن ھەممىگە قادىرسەن. كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىسەن، كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىسەن. جانلىقنى جانسىزدىن چىقىرىسەن، جانسىزنى جانلىقتىن چىقىرىسەن. ئۆزەڭ خالىغان كىشىگە ھېسابسىز رىزىق بېرىسەن} (سۈرە ئال ئىمران، 26 ـ ۋە 27 ـ ئايەتلەر)« رحمن الدنيا والآخرة ورحيمهما، تعطي من تشاء منهما وتمنع من تشاء ارحمني رحمةً تغنين بها عن رحمة من سواك»ئى اللە! دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ رەھمان ۋە رەھىمىسەن. بۇ ئىككىسىدىن خالىغىنىڭنى بېرىسەن، خالىغىنىڭنى بەرمەيسەن. ماڭا باشقىلارنىڭ مەرھەمىتىگە موھتاج قىلمايدىغان رەھمەت ئاتا قىلغىن. (ئەلكەبىر20154)

**763. سۇئال:كەمبەغەللىكتىن پاناھ تىلەش دۇئاسى**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىر خىزمەتچى سوراپ كەلگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ساڭا بەرگۈدەك خىزمەتچىم يوق، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، فاتىمە قايتىپ كەتتى. كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ يېنىغا بېرىپ: ساڭا مەندىن سورىغان نەرسىنى بېرەيمۇ ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ياخشىراق نەرسىنى بېرەيمۇ؟ دەپ سورىدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ گەپكە ئارىلىشىپ: تېخىمۇ ياخشى بولغان نەرسىنى سورىغىن! دىدى. فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: تېخىمۇ ياخشىسىنى خالايمەن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: مۇنۇ دۇئانى ئوقۇغىن! دېدى: «اللهم رب السموات السبع ورب العرش العظيم ربنا ورب كل شيء منزل التوراة والإنجيل والقرآن العظيم، أنت الأول فليس قبلك شيء، وأنت الآخر فليس بعدك شيء، وأنت الظاهر فليس فوقك شيء، وأنت الباطن فليس دونك شيء، اقض عنا الدين واغننا من الفقر » ئى يەتتە قەۋەت ئاسمان ۋە بۈيۈك ئەرشنىڭ رەببى! بىزنىڭ ۋە بارلىق نەرسىلەرنىڭ رەببى! (سەن) تەۋرات، ئىنجىل ۋە قۇرئاننى چۈشۈرگۈچى زاتسەن. سەن ئاۋۋالسەن، سەندىن بۇرۇن ھېچنېمە يوق ئىدى. سەن ئاخىرسەن، بارلىق مەۋجۇداتتىن كېيىن سەنلا قالىسەن. سەن ئاشكارىسەن (يەنى مەۋجۇتلىقىڭ دەلىل ـ پاكىتلار بىلەن ئەقىل ئىگىلىرىگە ئاشكارىدۇر)، سېنىڭدەك ئاشكارا بىرى يوق. سەن يوشۇرۇنسەن (يەنى سېنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ، سېنىڭ زاتىڭنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئەقىللەر يېتەلمەيدۇ)، سېنىڭدەك يوشۇرۇن بىرسى يوق. (ئى اللە!) بىزنى قەرزدىن قۇتقۇزغىن ۋە كەمبەغەللىكتىن ساقلىغىن. (ئىبنى ماجە: 3831)

**764. سوئال: جىن شەيتانلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن پانا تىلەپ ئوقۇيدىغان دۇئا**

1)ن ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزىگە جىن ۋە ئىنسانلارنىڭ كۆزى تېگىشىدىن پاناھ تىلەيتتى. مۇئەۋۋىزەتەين (يەنى فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرى) نازىل بولغاندا، بۇرۇنقى پاناھ تىلەپ قىلىدىغان دۇئالىرىنى تاشلاپ، شۇ ئىككى سۈرىنىلا ئوقۇيدىغان بولدى. (نەسائى: 5494)

2) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن مىراج كېچىسى جىنلاردىن ئىفرىتىنىڭ قولىدا مەشئەل كۆتۈرۈۋالغان ھالدا ئارقامدىن كېلىۋاتقانلىقىنى كۆردۈم. ھەر قېتىم ئارقامغا قارىسام، ئۇنى كۆرەتتىم، جىبرىئىل ماڭا: مەن ساڭا بىر دۇئا ئۆگىتىپ قوياي، ئۇنى ئوقۇساڭ، ئىفرىتىنىڭ قولىدىكى مەشئەل ئۆچۈپ قالىدۇ، شۇنىڭ بىلەن، ئىفرىت دۈم چۈشىدۇ. مانا بۇ دۇئانى ئوقۇغىن دېدى: « قل أعوذ بوجه الله الكريم وبكلمات الله التامات التي لا يجاوزهن بر ولا فاجر، من شر ما ينزل من السماء ومن شر ما يعرج فيها، ومن شر ما ذرأ في الأرض ومن شر ما يخرج منها، ومن فتن الليل والنهار، ومن طوارق الليل إلا طارقًا يطرق بخير يا رحمن» "كەرەملىك اللەنىڭ ھەققى ھۆرمىتى ۋە مەيلى تەقۋادار ياكى گۇناھكار بولسۇن، ھېچكىم ئېتىلمايدىغان كامىل سۆزلىرىنىڭ ھەققى ھۆرمىتى ئۈچۈن، ئاسماندىن بالا بولۇپ چۈشكەن ۋە ئاسمانغا كۆتۈرۈلگەن يامانلىقلاردىن، يەر يۈزىگە تېرىلغان ۋە يەر ئاستىدىن چىققان يامانلىقلاردىن، كېچە ۋە كۈندۈزنىڭ پىتنىلىرىدىن، كېچە ۋە كۈندۈزنىڭ مۇسىبەتلىرىدىن اللەقا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. ياخشىلىق ئېلىپ كەلگەن ھادىسىلەر بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر، ئى رەھمان! " (مالىك: 1773)

**765. سوئال: مەخلۇقاتلارنىڭ شەررىدىن پانا تىلەپ ئوقۇيدىغان دۇئا**

1) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى كەچقۇرۇن ئۈچ قېتىم: «أعوذ بكلمات الله التامّات من شر ما خلق» "اللەنىڭ مۇكەممەل سۆزلىرى بىلەن اللەقا سېغىنىپ ئۇ ياراتقان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن " دېسە، ئۇ كېچە ئۇنى يىلان ياكى چايان چېقىۋالسىمۇ، زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. (راۋى) سۇھەيل مۇنداق دەيدۇ: بىز بۇ كەلىمىلەرنى ئۆگەندۇق ۋە ھەر كېچىسى ئوقۇيدىغان بولدۇق. (بىر نەچچە كۈندىن كېيىن) بىر چۆرىمىزنى چايان چېقىۋالدى، لېكىن ئۇ ھېچقانداق ئاغرىق ھېس قىلمىدى. (ئەھمەد: 7838)

2) ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! تۈنۈگۈن ئاخشام چايان چېقىۋالغانىدى، بەكمۇ قىينىلىپ كەتتىم، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا: تۈنۈگۈن ئاخشام ۋاقتىدا: «أعوذ بكلمات الله التامات من شر ما خلق» "اللەنىڭ مۇكەممەل سۆزلىرى بىلەن اللەقا سېغىنىپ ئۇ ياراتقان نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن " دېگەن بولساڭ، چايان ساڭا زىيان يەتكۈزەلمەيتتى، دېدى. (مۇسلىم: 2790)

3) ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەسەن بىلەن ھۈسەيىنگە: «أعوذ بكلمات الله التامة، من كل شيطان وهامة ومن كل عين لامة» "اللەنىڭ مۇكەممەل سۆزلىرى بىلەن اللەقا سېغىنىپ ھەرقانداق شەيتاندىن،

زەھەرلىك ھاشارەتتىن ۋە يامان كۆزدىن سىلەرنى ساقلىشىنى تىلەيمەن " دەپ، دۇئا ئوقۇپ قوياتتى ۋە: چوڭ داداڭلار (ئىبراھىم) باللىرى ئىسمائىل بىلەن ئىسھاق ئۈچۈن مۇشۇنداق دۇئا قىلىپ قوياتتى دەيتتى. (بۇخارى: 3371)

**766. سۇئال: ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ۋە يوتقانغا كىرگەندە ئوقۇيدىغان دۇئا**

1) ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئى رەسۇلۇللاھ ! ماڭا ئەتىگەن ـ ئاخشامدا ئوقۇيدىغان بىر دۇئا ئۆگىتىپ قويغىن! دىگەندى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەتىگەن ئاخشامدا ۋە يوتقانغا كىرگەندە: " « اللهم فاطر السموات والأرض عالم الغيب والشهادة ربَّ كلِّ شيء ومليكه، أشهد أن لا إله إلا أنت أعوذ بك من شر نفسي وشرِّ الشيطان وشركه، قال: قلها إذا أصبحتَ وإذا أمسيتَ، وإذا أخذت مضجعك»ئى يوشۇرۇن ۋە ئاشكارىنى بىلگۈچى، ئاسمانلارنى ۋە زېمىننى ياراتقۇچى، ھەممە شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە پادىشاھى الله! گۇۋاھلىق بېرىمەنكى، سەندىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر، ساڭا سېغىنىپ نەپسىمنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتاننىڭ شەررىدىن ۋە ئۇنىڭ مېنى شېرىككە دەۋەت قىلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن " دېگىن! دېدى. (تىرمىزى: 3392)

2) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئەتىگەندە: لا إله إلّا اللّهُ وحْدهُ لا شريك لهُ لهُ الْمُلْكُ ولهُ الْحمْدُ وهُو على كلّ شيْءٍ قديرٌ* (يېگانە اللەتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر، پادىشاھلىق اللەقا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇ سانا اللەقا خاستۇر، الله ھەر نەرسىگە قادىردۇر) " دېسە، ئىسمائىل ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلادىدىن بىر قۇلنى ئازاد قىلغاننىڭ ساۋابىغا ئېرىشىدۇ. ئۇندىن باشقا، ئۇنىڭغا ئون ساۋاب يېزىلىدۇ ۋە گۇناھلىرىدىن ئونى ئۆچۈرۈلىدۇ، مەرتىۋىسى ئون دەرىجە كۆتۈرۈلىدۇ، تاكى كەچ كىرگۈچە شەيتان ئۇنىڭغا چېقىلالمايدۇ. بۇ زىكىرنى كەچتە دېسە، يۇقىرىقىدەك ساۋابقا ئېرىشىدۇ ۋە شەيتان تاكى تاڭ ئاتقانغا قەدەر ئۇنىڭغا چېقىلالمايدۇ. ھەممادنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: بىر كىشى چۈشىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى كۆرۈپتۇ، ئۇ چۈشىدە: "ئى رەسۇلۇللاھ! ئەبۇ ئەييياش سىنىڭ مۇنداق ـ مۇنداق دېگەنلىكىڭنى رىۋايەت قىلىۋاتىدۇ " دېگەنىكەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەبۇ ئەييياشنىڭ دېگىنى توغرا دەپتۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 5077)

3) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلىرىگە تەلىم بېرىپ مۇنداق دېگەن: تاڭ ئاتقاندا: اللهم بك أصبحنا وبك نحيا وبك نموت وإليك (المصير) "ئى الله! سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن تاڭ ئاتقۇزدۇق، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن كەچلىدۇق، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن ھايات كەچۈرىمىز، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن ئۆلىمىز، ئاخىرى سېنىڭ دەرگاھىڭغا قايتىمىز " دەڭلار؛ كەچ كىرگەندە: «بك أمسينا، وبك نحيا وبك نموت وإليك المصير» "ئى الله! سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن كەچلىدۇق، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن تاڭ ئاتقۇزدۇق، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن ھايات كەچۈرىمىز، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەن ئۆلىمىز، ئاخىرى سېنىڭ دەرگاھىڭغا قايتىمىز " دەڭلار. (تىرمىزى: 3391)

4) ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەچ بولغاندا مۇنداق

دەيتتى: « أمسينا وأمسى الملك لله والحمد لله لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد وهو على كل شيء قدير، ربِّ أسألك خير ما في هذه الليلة وخير ما بعدها، وأعوذ بك من شرِّ ما في هذه الليلة وشرِّ ما بعدها، ربِّ أعوذ بك من الكسل وسوء الكبر، ربّ أعوذ بك من عذاب النار وعذاب القبر» بىز كەچلىدۇق، پۈتكۈل پادىشاھلىق ئاللاھقا مەنسۇپ بولغان ھالدا كەچ بولدى، جىمى ھەمدۇ سانا ئاللاھقا مەنسۇپتۇر. بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ يوقتۇر، ئاللاھ يەككە يېگانىدۇر، ھېچقانداق شېرىكى يوقتۇر. پۈتكۈل پادىشاھلىق ئاللاھقا مەنسۇپتۇر، جىمى ھەمدۇ سانا ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھ ھەرنەرسىگە قادىردۇر. پەرۋەردىگارىم! سەندىن بۇ كېچىدىكى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى كېچىلەردىكى ياخشىلىقلارنى سورايمەن. پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ بۇ كېچىدىكى ۋە ئۇنىڭدىن كېيىنكى كېچىلەردىكى يامانلىقلاردىن پاناھ تىلەيمەن. پەرۋەردىگارىم! ساڭا سېغىنىپ ھورۇنلۇقتىن، بەك قېرىپ كېتىشتىن پاناھ تىلەيمەن. پەرۋەردىگارىم ! ساڭا سېغىنىپ دوزاخ ئازابىدىن ۋە قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەتىگەندىمۇ مۇشۇ دۇئانى قىلاتتى، ئەمما: بىز كەچلىدۇق، پۈتكۈل پادىشاھلىق ئاللاھقا مەنسۇپ بولغان ھالدا كەچ بولدى... دېگەن سۆزنى ئالماشتۇرۇپ: «أصبحنا وأصبح الملك لله»*بىز تاڭ ئاتقۇزدۇق، پۈتكۈل پادىشاھلىق ئاللاھقا مەنسۇپ بولغان ھالدا تاڭ ئاتتى... دەيتتى. (مۇسلىم: 2723)

5) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئەتىگەن ياكى ئاخشامدا: اللهم أنت ربِّي لا إله إلا أنت خلقتني، وأنا عبدك وأنا على عهدك ووعدك ما استطعت، أعوذ بك من شر ما صنعت أبوء لك بنعمتك عليَّ وأبوء بذنبي فاغفر لي ؛ فإنه لا يغفر الذنوب إلا أنت "ئى ئاللاھ! سەن مېنىڭ پەرۋەردىگارىمسەن، سەندىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر. سەن مېنى ياراتتىڭ، مەن سېنىڭ بەندەڭمەن. مەن كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە ساڭا بەرگەن ئەھدەمدە ۋە ۋەدەمدە تۇرىمەن، مەن ساڭا سېغىنىپ يامان قىلمىشلىرىمدىن پاناھ تىلەيمەن. سېنىڭ بەرگەن نېئمەتلىرىڭنى ئېتىراپ قىلىمەن، گۇناھلىرىمغا ئىقرار بولىمەن، گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، گۇناھلارنى سەندىن باشقا ھېچكىم مەغپىرەت قىلالمايدۇ " دېسە، ئاندىن شۇ كۈنى ياكى شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسە، جەننەتكە كىرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 5070)

6) ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەتىگەن - ئاخشامدا مۇنۇ دۇئالارنى قىلىشنى ھېچقاچان تەرك ئەتمەيتتى: «اللهم إني أسألك العفو والعافية في ديني ودنياي وأهلي ومالي، اللهم استر عوراتي وآمن روعاتي، اللهم احفظني من بين يدي ومن خلفي، وعن يميني وعن شمالي ومن فوقي، وأعوذ بعظمتك أن أغتال من تحتي» ئى ئاللاھ! مەن سەندىن دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئامانلىق تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! مەن سەندىن دىيانىتىمگە، دۇنيالىقىمغا بالا - چاقىلىرىمغا ۋە مال - مۈلكۈمگە ئامان ئېسەنلىك ۋە ئەپۇ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! مېنىڭ ئەيىبلىرىمنى ياپقايسەن، كۆڭلۈمنى خاتىرجەم قىلغايسەن. ئى ئاللاھ! مېنى ئالدىمدىن، ئارقامدىن، ئۈستۈمدىن، ئوڭ ۋە سول تەرىپىمدىن قوغدىغايسەن. ئى ئاللاھ! مەن سېنىڭ بۈيۈكلۈكىڭگە سېغىنىپ، ئاستى تەرىپىمدىن تۇيۇقسىز ھۇجۇمغا ئۇچراپ ھالاك بولۇشتىن پاناھ تىلەيمەن. (ئەبۇ داۋۇت: 5074)

7) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى، ھەركۈنى ئەتىگەن ۋە ئاخشامدا ئۈچ قېتىم: « بِسْمِ اللّه الّذي لا يضُرُّ مع اسْمه شيْءٌ في الْأرْض ولا في السّماء وهُو السّميعُ الْعليمُ * (ئىسمىنى تىلغا ئېلىش بىلەن ئاسماندىكى ۋە زېمىندىكى ھەرقانداق زىيانداشنىڭ زىيىنىدىن قوغدانغىلى بولىدىغان اللەنىڭ ئىسمى بىلەن قوغدىنىمەن، الله ھەممىنى ئاڭلىغۇچى ۋە بىلگۈچىدۇر) " دېگەن دۇئانى ئوقۇسا، ئۇنىڭغا ھېچقانداق زىيان - زەخمەت يەتمەيدۇ. (تىرمىزى: 3388)

8) ئابدۇللاھ ئىبنى خۇبەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىز يامغۇرلۇق، قاپقاراڭغۇ بىر كېچىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىزگە ناماز ئوقۇپ بېرىشىنى تەلەپ قىلىش ئۈچۈن ئۇنى ئىزدەپ چىقتۇق، ئۇنى ھەممىدىن بۇرۇن مەن تاپتىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا: ئوقۇغىن! دېدى، مەن ھېچنېمە دېمىدىم. يەنە: ئوقۇغىن! دېدى، مەن يەنە ھېچنېمە دېمىدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: ئوقۇغىن! دېدى. مەن: نېمىنى ئوقۇيمەن؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىخلاس، فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرىنى ئەتىگەن - ئاخشامدا ئۈچ قېتىم ئوقۇغىن! بۇ، سەندىن ھەر قانداق يامانلىقنى دەپئى قىلىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 3575)

9) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى ئەتىگەن - ئاخشامدا يۈز قېتىم سبحان الله العظيم وبحمده سۇبھانەللاھ ۋەبىھەمدىھى دېسە، قىيامەت كۈنى ھېچكىم ئۇنىڭكىدىن ئەۋزەل ساۋابقا ئېرىشەلمەيدۇ. پەقەت شۇنىڭغا ئوخشاش دېگەن ياكى ئۇنىڭدىن ئاشۇرۇپ دېگەن كىشىلا ئۇنىڭكىدەك ياكى ئۇنىڭكىدىن ئەۋزەلرەك ساۋابقا ئېرىشىشى مۇمكىن. (تىرمىزى: 3469)

10) ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يوتقانغا كىرگەندە: «باسمك اللهم أحيا وأموت»ئى الله! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ياشايمەن ۋە سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ئۆلىمەن دەيتتى. سەھەردە ئورنىدىن تۇرغاندا: «الحمد لله الذي أحيانا بعد ما أماتنا وإليه النشور» جىمى ھەمدۇ سانا بىزنى ۋاپات تاپقۇزغاندىن كېيىن تىرىلدۈرگەن اللەقا خاستۇر. ئاخىرى شۇ اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز دەيتتى. (بۇخارى: 7394)

### 767. سۇئال: ياتىدىغان چاغدا ئوقۇيدىغان دۇئا

1) ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياتىدىغان چاغدا مۇنداق دەيتتى: «الحمد لله الذي كفاني وآواني وأطعمني وسقاني، والحمد لله الذي منَّ علي فأفضل والذي أعطاني فأجزل، الحمد لله علي كل حال، اللهم رب كل شيء ومليكه أعوذ بالله من النار» مېنى كىشىلەردىن بىھاجەت قىلغان، ياتىدىغانغا جاي بەرگەن، يەيدىغانغا يېمەك بەرگەن، ئىچىدىغانغا ئۇسسۇلۇق بەرگەن ۋە ماڭا مول نازۇ - نېئمەتلەرنى ئاتا قىلغان اللەقا ھەمدىلەر بولسۇن. ھەر ئەھۋالدا اللەقا ھەمدىلەر بولسۇن. ئى ئاللاھىم! ئى بارلىق شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە ئىگىسى! ئى بارلىق شەيئىلەرنىڭ ئىلاھى! مەن ساڭا سېغىنىپ دوزاختىن پاناھ تىلەيمەن. (ئەبۇ داۋۇت: 5058)

2) ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بىر كىشىگە: ئۇخلاش ئالدىدا: «اللهم أنت خلقت نفسي وأنت تتوفَّاها، لك مماتها ومحياها، إن أحييتها فاحفظها، وإن أمتها فاغفر لها، اللهم

إني أسألك العفو والعافية» ”ئى الله! مېنىڭ جېنىمنى سەن ياراتتىڭ، ئۇنى سەن ۋاپات تاپقۇزىسەن، ئۇنىڭ ئۆلۈمى ۋە هاياتى سېنىڭ ئىلكىڭدە. ئەگەر ئۇنى تىرىك قويساڭ، ئۆز پاناهىڭدا ساقلا. ۋاپات تاپقۇزساڭ، ئۇنى مەغپىرەت قىل. ئى الله! مەن سەندىن سالامەتلىك تىلەيمەن “ دېگەن دۇئانى ئوقۇغىن! دېدى، يېنىدىكى بىر ئادەم ئۇنىڭدىن: سەن بۇنى ئۆمەردىن ئاڭلىغانمۇ؟ دەپ سورىغاندى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر: ئۆمەردىنمۇ ياخشى كىشىدىن، يەنى رەسۇلۇللاھتىن ئاڭلىغان، دېدى. (مۇسلىم: 2712)

3) ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام يوتقانغا كىرگەندە: «الحمد لله الذي أطعمنا وسقانا وكفانا وآوانا فكم ممن لا كافي له ولا مأوي له»**جىمى هەمدۇ سانا** بىزگە تائام بەرگەن، ئۇسسۇلۇق بەرگەن، ئېهتىياجىمىزنى قامدىغان ۋە بىزنى ئورۇنلاشتۇرغان اللەقا خاستۇر. قانچىلىغان كىشىلەر ئېهتىياجىنى قامدايدىغان ۋە ئورۇنلاشتۇرىدىغان كىشىسى يوق يۇرىۋاتامدۇ؟ ! دەيتتى. (مۇسلىم: 2715)

4) ئائىشە رەزىيەللاهۇ ئەنهادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام يوتقانغا كىرگەندە، ئىككى ئالىقىنىنى ئېچىپ تۇرۇپ، سۈرە ئىخلاس، سۈرە فەلەق ۋە سۈرە ناسنى ئوقۇپ، ئالىقىنىغا هۈرەتتى. ئاندىن ئالىقانلىرى بىلەن يۈزىنى ۋە بەدىنىنى (ئالىقىنى يەتكەن يەرگىچە) سىلايتتى. كېيىن ئاغرىپ قالغان چېغىدا، مەندىن شۇنداق قىلىپ قويۇشنى تەلەپ قىلغان. (بۇخارى: 5748)

5) پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئى پالانى! ئۇخلاش ئۈچۈن ياتقىنىڭدا: «اللهم أسلمت نفسي إليك ووجهت جهي إليك وألجأت ظهري إليك، رغبة ورهبة إليك، لا ملجأ ولا منجا منك إلا إليك، آمنت بكتابك الذي أنزلت ونبيك الذي أرسلت، فإنك إن متَّ في ليلتك متَّ على الفطرة، وإن أصبحت أصبت خيرًا» ”ئى الله! ئۇمىد قىلغان ۋە سەندىن قورققان هالدا ئۆزۈمنى ساڭا تاپشۇردۇم، ساڭا يۈزلەندىم، ئىشلىرىمنى ساڭا هاۋالە قىلدىم ۋە ساڭا تاياندىم. سەندىن باشقا پاناهگاهىممۇ يوق، قۇتۇلدۇرغۇچىممۇ يوق. مەن سەن نازىل قىلغان كىتابىقا، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتتىم “ دېسەڭ، ئاندىن شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسەڭ، ئىمان بىلەن كېتىسەن، ئۆلمەي قالساڭ، ئەجىر ئالىسەن. (بۇخارى: 7488)

6) بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاهۇ ئەنهۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ماڭا: ئۇخلاش ئۈچۈن ياتماقچى بولغىنىڭدا، نامازغا تاهارەت ئالغاندەك تاهارەت ئالغىن، ئاندىن ئوڭ تەرىپىڭنى بېسىپ ياتقىن ۋە: ”ئى الله! ئۇمىد قىلغان ۋە سەندىن قورققان هالدا ئۆزۈمنى ساڭا تاپشۇردۇم، ساڭا يۈزلەندىم، ئىشلىرىمنى ساڭا هاۋالە قىلدىم ۋە ساڭا تاياندىم. سەندىن باشقا پاناهگاهىممۇ يوق، قۇتۇلدۇرغۇچىممۇ يوق. مەن سەن نازىل قىلغان كىتابىقا، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتتىم “ دېگىن! شۇنىڭ بىلەن، سەن شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسەڭ، ئىمان بىلەن كېتىسەن. بۇ سۆزلەر سېنىڭ شۇ كۈندىكى ئەڭ ئاخىرقى سۆزۈڭ بولسۇن دېدى. مەن (راۋى): بۇ دۇئانى بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاهۇ ئەنهۇمانىڭ ئالدىدا قايتىلاپ: سەن ئەۋەتكەن ئەلچى (رەسۇل)گە. دەپ ئوقۇغاندىم. ئۇ: ياق، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەر(نەبىي)گە.

دەپ ئوقۇ! دېدى. (بۇخارى: 6311)

7) هۇزەيفە ئىبنى يەمانى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلىماقچى بولغاندا قولىنى بېشىنىڭ ئاستىغا قوياتتى ۋە: «اللهم قني عذابك يوم تجمع أو تبعث عبادك» ئى الله! بەندىلىرىڭنى ھەشر قىلىدىغان (يەنى قىيامەت) كۈنى مېنى ئازابىڭدىن ساقلىغىن! دەيتتى. (تىرمىزى: 3398)

8) فەرۋە ئىبنى نەۋفەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ماڭا ئۇخلاش ۋاقتىدا ئوقۇيدىغان بىر دۇئا ئۆگىتىپ قويغىن! دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سۈرە كافىرۇننى ئوقۇ! چۈنكى ئۇ شېرىكتىن ئادا جۇدا بولۇشتۇر، دېدى. (تىرمىزى: 3403)

9) ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سۈرە زۇمەر ۋە سۈرە بەنى ئىسرائىلنى ئوقۇماستىن ئۇخلىمايتتى. (تىرمىزى: 3405)

10) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار (ئۇخلاش ئۈچۈن) كۆرپىسىگە كەلگەندە، ئۇنى كىيمىنىڭ بىر تەرىپى بىلەن ئۈچ قېتىم سۈپۈرۈۋەتسۇن ۋە: « باسمك ربي وضعت جنبي وبك أرفعه، إن أمسكت نفسي فارحمها، وإن أرسلتها فاحفظها بما تحفظ به عبادك الصالحين» ”ئى رەببىم! يېنىمنى سېنىڭ ئىسمىڭنى زىكرى قىلىپ تۇرۇپ قويدۇم، سېنىڭ ئىسمىڭنى زىكرى قىلىپ تۇرۇپ كۆتۈرىمەن (يەنى ئورنۇمدىن تۇرىمەن) ئى رەببىم! مېنى مۇشۇ ئۇيقۇمدا ۋاپات تاپقۇزساڭ، مېنى مەغپىرەت قىل. ھايات قالدۇرساڭ، مېنى سالىھ بەندىلىرىڭنى قوغدىغاندەك قوغدىغىن “ دېسۇن. (بۇخارى: 7393)

11) ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلىماقچى بولغاندا ئوڭ تەرىپىمىزنى بېسىپ يېتىشقا ۋە: « اللهم ربَّ السموات ورب الأرض ورب العرش العظيم ربنا ورب كل شيء فالق الحب والنوى، منزل التوراة والإنجيل والقرآن، أعوذ بك من شر كل دابة أنت آخذ بناصيتها، اللهم أنت الأول فليس قبلك شيء وأنت الآخر فليس بعدك شيء ، وأنت الظاهر، فليس فوقك شيء، وأنت الباطن فليس دونك شيء اقض عني الدين واغننا من الفقر» ”ئى ئاللاھىم! ئى ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە بۈيۈك ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى! ئى بىزنىڭ ۋە بارلىق شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارى! دان ۋە ئۇرۇقلارنى بىخلاندۇرغۇچى، تەۋرات، ئىنجىل ۋە فۇرقانلارنى نازىل قىلغۇچى الله! ساڭا سېغىنىپ بارلىق نەرسىلەرنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئۇلارنىڭ كوكۇلىسى سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. ئى الله! سەن ئەۋۋەلسەن، سەندىن ئىلگىرى بىرى يوق. سەن ئاخىرسەن، سەندىن كېيىن بىرى يوق. سەن ئاشكارىسەن (يەنى مەۋجۇتلۇقۇڭ دەلىل - پاكىتلار بىلەن ئەقىل ئىگىلىرىگە ئاشكارىدۇر)، سېنىڭدەك ئاشكارا بىرى يوق. سەن مەخپىيسەن (يەنى سېنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ، سېنىڭ زاتىڭنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئەقىللەر يېتەلمەيدۇ)، سېنىڭدەك مەخپىي بىرى يوق. بىزنى قەرزدىن خالاس قىلغىن، نامراتلىقتىن قۇتقازغىن دەپ دۇئا قىلىشقا بۇيرۇيتتى. (مۇسلىم: 2713)

12) ئەبۇ ئەزھەر ئەنمارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاخشىمى ئۇخلاش ئالدىدا: «بسم الله وضعت جنبي لله اللهم اغفر لي ذنبي واخسأ شيطاني وفكَّ رهاني، واجعلني في الندى الأعلى»ئى الله! يېنىمنى سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن قويىمەن، گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، شەيتىنىمنى قوغلىۋەتكىن، ئۇستۇمدىكى ھەق ھوقۇقلارنى خالاس قىلغىن، مېنى ئۇستۇنكى ئالەمنىڭ جامائىتى (يەنى پەرىشتىلەر) ئىچىدە قىلغىن! دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 5054)

**768. سۇئال: كېچىسى ئۇيقۇدىن ئويغىنىپ كەتكەندە ئوقۇيدىغان دۇئا**

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كېچىسى ئويغىنىپ كەتكەن كىشى: «لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد، وهو على كل شيء قدير، الحمد لله وسبحان الله والله أكبر ولا حول ولا قوة إلا بالله» ”ھېچ شېرىكى يوق يېگانە اللەتىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر، پادىشاھلىق ۋە جىمى ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر، جىمى ھەمدۇسانا اللەقا خاستۇر، الله پاكتۇر، اللەتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، الله بۈيۈكتۇر. اللەنىڭ ياردىمىسىز ھېچ كۈچ قۇدرەت يوقتۇر “ دېسە، ئاندىن: «اللهم اغفر لي» ”ئى الله! مېنى مەغپىرەت قىلغىن ! “ دېسە ياكى دۇئا قىلسا، دۇئاسى ئىجابەت بولىدۇ. ئەگەر تاھارەت ئېلىپ ناماز ئوقۇسا، نامىزى قوبۇل بولىدۇ. (بۇخارى: 1154)

**769. سۇئال: چۆچۈپ ئويغۇنۇپ كەتكەندە ئوقۇيدىغان دۇئا**

1) ئەمر ئىبنى شۇئەيب ئاتىسى ئارقىلىق بوۋىسىدىن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سىلەرنىڭ بىرىڭلار ئۇيقۇسىدىن چۆچۈپ ئويغىنىپ كەتكەندە: « أعوذ بكلمات الله التامة من غضبه وعذابه ومن شر عباده ومن همزات الشياطين وأن يحضرون، فإنها لن تضره» ”اللەنىڭ مۇكەممەل كەلىمىلىرىگە سېغىنىپ ئۇنىڭ غەزىپىدىن، جازاسىدىن، بەندىلەرنىڭ يامانلىقىدىن، شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن ۋە ئۇلارنىڭ مېنىڭ ئەمەللىرىمگە شېرىك بولۇشىدىن پاناھ تىلەيمەن “ دېسە، شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرى ئۇنىڭغا ھەرگىز زىيان سالالمايدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بالىلىرى ئىچىدىن بالاغەتكە يەتكەنلىرىگە بۇ دۇئانى ئۆگەتەتتى ياكى بۇنى بىر پارچە قەغەزگە يېزىپ، بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلىرىنىڭ بويىنغا ئېسىپ قوياتتى. (تىرمىزى: 3528)

2) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىشى ئۇخلايدىغان چاغدا، ئۇنىڭ يېنىغا بىر پەرىشتە ۋە بىر شەيتان كېلىدۇ. پەرىشتە ئۇنىڭغا: ”كۈنىڭنى ياخشىلىق بىلەن تاماملىغىن! “ دېسە، شەيتان: ”كۈنىڭنى يامانلىق بىلەن تاماملىغىن! “ دەيدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى اللەنى ياد ئېتىپ ئۇخلاپ قالسا، پەرىشتە كېچىچە ئۇنى قوغدايدۇ. ئۇ كىشى ئويغانغان چاغدا پەرىشتە ئۇنىڭغا: ”كۈنىڭنى ياخشىلىق بىلەن باشلىغىن! “ دېسە، شەيتان: ”كۈنىڭنى يامانلىق بىلەن باشلىغىن! “ دەيدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى : « الحمد لله الذي ردَّ عليَّ نفسي ولم يمتها في منامها» ئۇيقۇمدا جېنىمنى ئالماي، ئۇنى ماڭا قايتۇرۇپ بەرگەن اللەقا چەكسىز ھەمدۇسانالار بولسۇن “ دېسە ۋە: { إِنَّ اللهَ يُمْسِكُ السَّمَاوَاتِ وَالْأَرْضَ أَن تَزُولَا } {الله ھەقىقەتەن ئاسمانلارنى

ۋە زېمىننى (قۇدرىتى ۋە گۈزەل ھېكمىتى بىلەن) چۈشۈپ كېتىشتىن توختىتىپ تۇرىدۇ. ئەگەر ئۇلار چۈشۈپ كەتسە، ئۇلارنى ھېچ ئەھەدى توختىتىپ تۇرالمايدۇ. اللە ھەقىقەتەن ھەلىمدۇر (يەنى كۇففارلار ئازابقا تېگىشلىك بولسىمۇ، ئۇلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ)، ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر} (سۈرە فاتىر، 41 ـ ئايەت)؛ « الحمد لله الذي يمسك السماء أن تقع على الأرض إلا بإذنه» {(ئاسماننىڭ) زېمىنغا چۈشۈپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، اللە ئاسماننى توختىتىپ تۇرىدۇ، پەقەت اللەنىڭ ئىزنى بىلەن (ئاسماننىڭ قىيامەت بولغان چاغدا) چۈشۈپ كېتىشى بۇنىڭدىن مۇستەسنا} (سۈرە ھەج، 65 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتلەرنى ئوقۇسا، كارۋىتىدىن چۈشۈپ كېتىپ ئۆلۈپ قالغان تەقدىردىمۇ جەننەتكە كىرىدۇ. (رەزىن؛ مەۋسىلى: 1791)

**770. سۇئال: ئۆيدىن چىققاندا ئوقۇيدىغان دۇئالار**

ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆيدىن سىرتقا چىققاندا: «بسم الله توكلت على الله، اللهم إنا نعوذ بك أن نزل أو نضل أو نظلم أو نُظلم أو نجهل أو يجهل علينا»* اللەنىڭ ئىسمى بىلەن ۋە اللەقا تەۋەككۇل قىلغان ھالدا چىقىمەن. ئى اللە! ساڭا سېغىنىپ ھەقتىن بۇرۇلۇپ كېتىشتىن، توغرا يولدىن ئېزىپ كېتىشتىن، زۇلۇم قىلىشتىن، زۇلۇمغا ئۇچراشتىن، نادانلىق قىلىشتىن ۋە نادانلار قاتارىدا كۆرۈلۈشتىن پاناھ تىلەيمىز! دەيتتى. (تىرمىزى: 3427)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىشى ئۆيدىن چىققاندا: «بسم الله توكلت على الله لا حول ولا قوة إلا بالله» "اللەنىڭ ئىسمى بىلەن ۋە اللەقا تەۋەككۇل قىلغان ھالدا چىقىمەن، اللەنىڭ ياردىمىسىز ھېچ كۈچ قۇدرەت يوقتۇر " دېسە، شۇ چاغدا ئۇنىڭغا (توغرا يولغا) يېتەكلەندىڭ، كۇپايە قىلىندىڭ (يەنى ھاجەتلىرىڭ راۋا بولدى)، (دۈشمەنلىرىڭنىڭ يامانلىقلىرىدىن) ساقلاندىڭ دەپ نىدا قىلىنىدۇ ۋە شەيتانلار ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرۇلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 5095)

**771. سۇئال: مەسجىدكە كىرگەندە ئوقۇيدىغان دۇئالار**

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەسجىدكە كىرگەندە، اللەنىڭ رەسۇلىغا سالام يوللاڭلار (يەنى ئاللاھۇممە سەللى ئەلا... نى ئوقۇڭلار) ۋە: «اللهم افتح لي أبواب رحمتك» "ئى اللە! ماڭا رەھمىتىڭنىڭ دەرۋازىلىرىنى ئېچىۋەتكىن! " دەڭلار. مەسجىدتىن چىققاندا، يەنە اللەنىڭ رەسۇلىغا سالام يوللاڭلار ۋە: «اللهم اعصمني من الشيطان الرجيم» ئى اللە! مېنى قوغلاندى شەيتاندىن ساقلىغىن! " دەڭلار. (ئىبنى ماجە: 773)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەسجىدكە كىرگەندە: «اللهم افتح لي أبواب رحمتك» "ئى اللە! ماڭا رەھمىتىڭنىڭ دەرۋازىلىرىنى ئېچىۋەتكىن! " دەڭلار. مەسجىدتىن چىققاندا بولسا: « اللهم إني أسألك من فضلك»ئى اللە! پەزلى مەرھەمىتىڭنى تىلەيمەن" دەڭلار. (مۇسلىم: 713)

**772. سۇئال: بىرەر سورۇندىن ئايرىلغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا**

1) ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىرقانچە كەلىمە بار

بولۇپ، ھەرقانداق ئادەم بىرەر سورۇندىن ئايرىلىش ئالدىدا ئۇ كەلىمىلەرنى ئۈچ قېتىم ئېيتسا، گۇناھلىرى مەغپىرەت بولىدۇ. ئەگەر ئۇ كەلىمىلەرنى ھەرقانداق بىر ياخشى سورۇندا ۋە زىكرى سورۇنلىرىدا ئېيتسا، ئۇنىڭغا (يەنى ياخشىلىق دەپتىرىگە) خۇددى قەغەزگە مۆھۈر بېسىلغاندەك مۆھۈر بېسىلىدۇ. ئۇ كەلىمىلەر: «سبحانك اللهم وبحمدك لا إله إلا أنت أستغفرك وأتوب إليك»* ”ئى الله! سېنى بارلىق نۇقسانلاردىن پاك دەپ بىلىمەن، ساڭا ھەمدى ئېيتىمەن، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، سەندىن مەغپىرەت تىلەيمەن ۋە ساڭا تەۋبە قىلىمەن“ دېگەنلەردىن ئىبارەتتۇر. (ئەبۇ داۋۇت: 4857)

2) ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قانداقلىكى بىر سورۇندىن ئايرىلماقچى بولسا، ساھابىلىرىگە مۇنداق دۇئا قىلماي تۇرۇپ ئايرىلمايتتى: « اللهم اقسم لنا من خشيتك ما تحول به بيننا وبين معصيتك، ومن طاعتك ما تبلغنا به جنتك ومن اليقين ما تهون به علينا مصائب الدنيا، ومتعنا بأسماعنا وأبصارنا وقوتنا ما أحييتنا، واجلعه الوارث منا، واجعل ثأرنا على من ظلمنا وانصرنا على من عادانا، ولا تجعل مصيبتنا في ديننا ولا تجعل الدنيا أكبر همنا ولا مبلغ علمنا ولا تسلط علينا من لا يرحمنا » ئى الله! بىزگە بىزنى ساڭا ئاسىيلىق قىلىشتىن توسۇپ قالىدىغان قورقۇنچ ئاتا قىلغىن، جەننىتىڭگە يەتكۈزىدىغان تائەت ئىبادەت نېسىپ قىلغىن، دۇنيادىكى مۇسىبەتلىرىمىزنى يەڭگىللىتىدىغان ئىشەنچ ئىمان ئاتا قىلغىن، بىز ھايات قالغان مۇددەتكىچە قۇلاقلىرىمىزدىن، كۆزلىرىمىزدىن، كۈچ قۇۋۋەتلىرىمىزدىن بىزنى بەھرىمەن قىلغىن ۋە بۇلارنى بىز ئۆلگەنگە قەدەر بىزدىن ئايرىۋەتمىگىن ! بىزگە زۇلۇم قىلغانلاردىن ئىنتىقامىمىزنى ئېلىشنى مۇيەسسەر قىلغىن! دۈشمەنلىرىمىزگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن، مۇسىبەتلىرىمىزنى دىنىمىزدا قىلمىغىن، مال دۇنياغا ئېرىششنى ئەڭ چوڭ غېمىمىز ۋە ئىلىم ئۆگىنىشتىكى غايىمىز قىلىپ قويمىغىن، بىزگە رەھىم قىلمايدىغان زالىملارنى مۇسەللەت قىلمىغىن. (تىرمىزى: 3507)

### 773. سۇئال: سەپەرگە ئاتلانغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا

1) ئىمام مالىكنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەرگە ئاتلىنىپ پۇتىنى ئۈزەڭگىگە قويغاندا: بسم الله، اللهم أنت الصاحب في السفر، والخليفة في الأهل، اللهم ازو لنا الأرض وهون علينا السفر، اللهم إني أعوذ بك من وعثاء السفر، ومن كآبة المنقلب، ومن سوء المنظر في المال والأهل» ئى الله! سەپەردە سەن ھەمراھىمىزسەن، بالا چاقىلىرىمىزنى مۇھاپىزەت قىلغۇچىسەن. ئى الله! يولىمىزنى قىسقارتىپ، سەپىرىمىزنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرگىن، ئى الله! ساڭا سېغىنىپ سەپەرنىڭ جاپا مۇشەققەتلىرىدىن، چۈشكۈنلۈكتىن، پۇل مال ۋە خوتۇن بالىلارنىڭ يامان ئاقىۋەتكە قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن دەپ دۇئا قىلاتتى. (ئىمام مالىك رىۋايەت قىلغان)

2) ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەرگە ئاتلىنىپ تۆگىسىگە مىنگەندە، ئۈچ قېتىم تەكبىر ئېيتاتتى، ئاندىن: «ثم قال سبحان الذي سخر لنا هذا وما كنا له مقرنين وإنا إلى ربنا لمنقلبون» {بىزگە بۇنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەن زات

پاكتۇر، بىز ئۇنىڭغا (مىنىشكە) قادىر ئەمەس ئىدۇق، بىز ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمىزنىڭ دەرگاھىغا قايتۇرۇلغۇچىلارمىز} (سۈرە زۇخرۇف، 13 ـ ئايەت) دېگەن ئايەتلەرنى ئوقۇيتتى ۋە: «اللهم هون علينا سفرنا هذا، واطو عنا بعده، اللهم انت الصاحب في السفر، والخليفة في الأهل، اللهم إني أعوذ بك من و عثاء السفر، و كآبة المنظر، وسوء المنقلب في الأهل والمال، وإذا رجع قالهن، وزاد فيهن، آيبون، تائبون، عابدون، لربنا ساجدون»، «ئى الله! بىز بۇ سەپىرىمىزدە سەندىن ياخشىلىق ۋە تەقۋادارلىقنى، سەن رازى بولىدىغان ئەمەلنى تىلەيمىز. ئى الله! بۇ سەپىرىمىزنى ئاسان قىلىپ بەرگىن، يىراقلىقنى قىسقارتىپ بەرگىن! ئى الله! سەپەردە سەن ھەمراھىمىزسەن، بالا چاقىلىرىمىزنى مۇھاپىزەت قىلغۇچىسەن. ئى الله! ساڭا سېغىنىپ سەپەرنىڭ جاپا مۇشەققەتلىرىدىن، چۈشكۈنلۈكتىن، پۇل مال ۋە خوتۇن بالىلارنىڭ يامان ئاقىۋەتكە قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن» دەپ دۇئا قىلاتتى. سەپەردىن قايتىپ كەلگەندىمۇ يۇقىرىدىكى دۇئانى قىلاتتى ۋە ئاخىرىدا: اللەقا قايتقان، گۇناھلىرىمىزدىن تەۋبە قىلغان، پەرۋەردىگارىمىزغا ئىبادەت قىلغان ۋە ئۇنى مەدھىيىلىگەن ھالدا قايتىپ كەلدۇق دېگەن دۇئانى قوشۇپ ئوقۇيتتى. (مۇسلىم: 1342)

3) ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەر ئۈچۈن يولغا چىقسا: « اللهم بك أصول، وبك أحول، وبك أسير» ئى الله! سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەنلا (دۈشمەنگە) ھۇجۇم قىلىمەن، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەنلا (دۈشمەنىنىڭ) ھىيلە مىكرىسىدىن ساقلىنىمەن، سېنىڭ ياردىمىڭ بىلەنلا (ھەربىي) يۈرۈش قىلىمەن دەيتتى. (ئەھمەد: 1298)

4) ئابدۇللاھ ئىبنى سەرجىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەرگە چىقسا: «يتعوذ من وعثاء السفر وكآبة المنقلب ومن الحور بعد الكور ودعوة المظلوم وسوء المنظر في الأهل والمال» ئى الله! سەن سەپەردە ھەمراھىمىزسەن، بالا چاقىلىرىمىزنى مۇھاپىزەت قىلغۇچىسەن. ئى الله! سەپەردە بىزگە ھەمراھ بولغىن، بالا چاقىلىرىمىزنى ئۆزەڭ ھىمايە قىلغىن. ئى الله! ساڭا سېغىنىپ سەپەرنىڭ جاپا مۇشەققەتلىرىدىن، چۈشكۈنلۈكتىن، نېئمەتلىرىمىزنىڭ (كۆپەيگەندىن كېيىن) كېمىيىشكە يۈزلىنىشىدىن، زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىنىڭ بەددۇئاسىدىن، پۇل مال ۋە خوتۇن بالىلارنىڭ يامان ئاقىۋەتكە قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن، دەپ دۇئا قىلاتتى. (تىرمىزى: 3437)

5) {اَللّٰهُمَّ إِنَّا نَسْأَلُكَ فِي سَفَرِنَا هَذَا الْبِرَّ وَالتَّقْوىٰ، وَمِنَ الْعَمَلِ مَا تَرْضَىٰ، اَللّٰهُمَّ هَوِّنْ عَلَيْنَا سَفْرَنَا هٰذا، وَاطْوِ عَنَّا بُعْدَه، اَللّٰهُمَّ أَنْتَ الصَّاحِبُ فِي السَّفَرِ، والخَلِيفَةُ فِي ٱلاَهْلِ، اَللّٰهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنْ وَعْثَاءِ السَّفَرِ، وَكَآبَةِ الْمُنْقَلَبِ، وَسُوءِ الْمَنْظَرِ فِي ٱلاَهْلِ وَالْمَالِ}

«ئى ئاللاھ! بۇ سەپىرىمىزدە سېنىڭدىن ياخشىلىق بىلەن تەقۋالىقنى ۋە سەن رازى بولىدىغان ئەمەلنى تىلەيمىز. ئى ئاللاھ! بىزگە بۇ سەپىرىمىزنى ئوڭايلاشتۇرۇپ بەرگىن، ئۇنىڭ مۇساپىسىنى يېقىنلاشتۇرۇپ بەرگىن. ئى ئاللاھ! سەن سەپەردە ھەمراھ، ئەھلىمىزدە ئورۇنباسارسەن. ئى ئاللاھ! ساڭا سېغىنىپ سەپىرىمىنىڭ زورلۇقىدىن، چىرايىمنىڭ سارغىيىشىدىن، ئائىلەمگە ۋە پۇل ـ

مېلىمغا زىيان ـ زەخمەت يېتىشىدىن پاناھ تىلەيمەن»[مۇسلىم رىۋايىتى].

**774. سۇئال: سەپەردە ئوقۇيدىغان دۇئا**

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەر ئۈستىدە بولۇپ، تاڭ سەھەردە ئورنىدىن تۇرغاندا: «سمع سامع بحمد الله وحسن بلائه علينا، ربنا صاحبنا وأفضل علينا. عائذًا بالله من النار» بۇ يەرگە ھازىر بولغانلار بىزنىڭ اللەقا ھەمدى ئېيتقانلىقىمىزنى ئاڭلىدى ۋە اللەنىڭ بىزنى ياخشى سىناقلار بىلەن سىنىغانلىقىنى كۆردى. ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى ھىمايە قىلغىن، پەزلى مەرھەمىتىڭنى ئاتا قىلغىن، بىز ساڭا سېغىنىپ دوزاختىن پاناھ تىلەيمىز دەيتتى. (مۇسلىم: 2718)

**775. سۇئال: سەپەردىن قايتقاندا ئوقۇيدىغان دۇئا**

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىرەر غازاتتىن ياكى ھەج سەپىرىدىن ۋەياكى ئۆمرە سەپىرىدىن قايتىپ كەلسە، يول بويى چىققان ھەر بىر تۆپىلىكتە ئۈچ قېتىم تەكبىر ئېيتاتتى، ئاندىن: «لا إله إلا الله وحده لا شريك له، له الملك وله الحمد، هو على كل شيء قدير، آيبون تائبنون عابدون ساجدون لربنا حامدون. صدق الله وعده ونصر عبده وهزم الأحزاب وحده» شېرىكى يوق يېگانە اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھ بەرھەق يوقتۇر، پۈتكۈل پادىشاھلىق ۋە ھەمدۇسانا ئۇنىڭغا خاستۇر، ئۇ ھەر نەرسىگە قادىردۇر. بىز پەرۋەردىگارىمىز اللەقا قايتقۇچى، تەۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، سەجدە قىلغۇچى ۋە ھەمدى ئېيتقۇچىلارمىز. الله ۋەدىسىنى ئەمەلگە ئاشۇردى، بەندىسىگە ياردەم بەردى، ئەھزابنى (يەنى ئىتتىپاقداش قوشۇننى) ئۆزى يالغۇز مەغلۇپ قىلدى، دەيتتى. (بۇخارى: 1797)

**776. سۇئال: سەپەرگە ئۇزاتقۇچىلارنىڭ ئوقۇيدىغان دۇئاسى**

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما سەپەر قىلماقچى بولغان ھەرقانداق ئادەمگە مۇنداق دەيتتى: ماڭا يېقىن كەلگىن، مەن سېنىڭ بىلەن خۇددى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىز بىلەن خوشلاشقاندەك خوشلىشۋالاي، ئۇ سەپەرگە ماڭغان كىشى بىلەن خوشلاشقاندا: «أستودع الله دينك وأمانتك وخواتيم عملك» دىنىڭنى، مال مۈلكىڭنى ۋە ئەمىلىڭنىڭ خاتىمىسىنى اللەقا تاپشۇردۇم دەيتتى. (تىرمىزى: 3443)

**777. سۇئال: بىرەر ئورۇنغا چۈشكەندە ئوقۇيدىغان دۇئا**

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بىرەر جايغا چۈشكۈن قىلغاندىن كېيىن: «أعوذ بكلمات الله التامات من شر ما خلق» "اللەنىڭ مۇكەممەل كەلىمىلىرىگە سېغىنىپ، ئۇ ياراتقان بارلىق نەرسىلەرنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن " دېسە، ئۇ شۇ يەردىن كېتىپ بولغۇچە، ھېچنەرسە ئۇنىڭغا زىيان زەخمەت يەتكۈزەلمەيدۇ. (تىرمىزى: 3437)

**778. سۇئال: چول باياۋاندا ئوقۇيدىغان دۇئا**

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللەنىڭ يەر يۈزىدە بەندىلەرنىڭ نامە ئەماللىرىنى يازىدىغان پەرىشتىلىرىدىن باشقا يەنە دەرەختىن چۈشكەن بىر تال يوپۇرماق چاغلىق نەرسىنمۇ قالدۇرماي يېزىپ تۇرىدىغان پەرىشتىلىرى بار. كىمكى چۆل باياۋاندا كېتىۋېتىپ،

بېشىغا كۈن چۈشسە: ”ئى اللەنىڭ بەندىلىرى! ماڭا ياردەم قىلىڭلار! “ دەپ توۋلىسۇن. (بەززار: 3128)

**779. سۇئال: قورقۇنۇچتا قالغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا**

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: خەندەك ئۇرۇشى بولغان كۈنى: ئى رەسۇلۇللاھ ! (ئۇرۇش ۋەھىمىسىدىن) جان ھەلقۇمغا يېتىپ قالدى، بىز قىلىشقا تېگىشلىك بىرەر دۇئا بارمۇ؟ دەپ سورىغانىدۇق، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەلۋەتتە بار، ”ئى الله! ئەۋرەتلىرىمىزنى ياپقىن، بىزنى قورقۇنچلىرىمىزدىن ئەمىن قىلغىن! “ دەپ دۇئا قىلىڭلار! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، الله تائالا دۈشمەنلىرىگە قارشى بوران چىقاردى ۋە ئۇلارنى شۇ بوران بىلەن مەغلۇب قىلدى. (ئەھمەد: 10613 ؛ بەززار)

**780. سۇئال: باشقا كۈن چۈشكەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا**

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بېشىغا كۈن چۈشكەندە: «لا إله إلا الله العظيم الحليم، لا إله إلا الله رب العرش العظيم، لا إله إلا الله رب السموات ورب الأرض لا إله إلا الله رب العرش الكريم » بىر اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، الله ئۇلۇغدۇر، ناھايىتى كۆيۈمچاندۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ مەبۇد بەرھەق يوقتۇر، بۈيۈك ئەرشنىڭ ئىگىسىدۇر، ئۇنىڭدىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە ئۇلۇغ ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارىدۇر دەپ دۇئا قىلاتتى. (بۇخارى: 6346)

**781. سۇئال: قىيىن ئىشقا يولۇققاندا ئوقۇيدىغان دۇئا**

1) ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بىرەر ئىش قىيىن كەلسە: «يا حي يا قيوم برحمتك أستغيث وقال ألظوا بياذا الجلال والإكرام » ئى ھەمىشە تىرىك تۇرغۇچى، پۈتۈن مەخلۇقاتلارنى ئىدارە قىلغۇچى الله! سېنىڭ رەھمىتىڭگە يېلىنىپ ياردەم تىلەيمەن، دەيتتى. (تىرمىزى: 3524)

2) ئۇمەيسنىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: ساڭا بىرەر قىيىنچىلىققا يولۇققاندا ئوقۇيدىغان بىر دۇئا ئۆگىتىپ قويايى (ئەگەر شۇنداق ئەھۋالغا يولۇقساڭ): «الله الله ربي لا أشرك به شيئًا» ”الله بىردۇر، الله مېنىڭ پەرۋەردىگارىمدۇر، مەن ئۇنىڭغا ھېچ نەرسىنى شېرىك قىلمايمەن “ دېگىن! دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 1525)

**782. سۇئال: يېگەن ئىچكەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا**

1)ئەبۇ ئەييۇب ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تاماق يېگەندە ياكى بىر نەرسە ئىچكەندە: «الحمد لله الذي أطعم وسقى وسوغه، وجعل له مخرجًا» يېگۈزگەن، ئىچكۈزگەن، ئۇنى سىڭىشلىك قىلغان ۋە ئۇنىڭغا چىقىش يولى (يەنى تەرەت يولى) قىلغان اللەقا چەكسىز ھەمدۇسانالار بولسۇن! دەپ دۇئا قىلاتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 3851)

2)ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە

قانداقلىكى تاماق ياكى ئىچىدىغان نەرسە كەلتۈرۈلسە، ھەتتا دورا بولسىمۇ، ئۇنى يەپ ياكى ئىچىپ بولغاندىن كېيىن: «الحمد لله الذي هدانا وأطعمنا وسقانا ونعمنا، الله أكبر، اللهم ألفتنا نعمتك بكل شر، فأصبحنا منها وأمسينا بكل خير، نسألك تمامها وشكرها، لا خير إلا خيرك ولا إله غيرك، إله الصالحين ورب العالمين، الحمد لله ولا إله إلا الله، ما شاء الله ولا قوة إلا بالله اللهم بارك لنا فيما رزقتنا وقنا عذاب النار» "بىزنى ھىدايەتكە ئېرىشتۈرگەن، بىزگە يېگۈزگەن، ئىچكۈزگەن ۋە نېئمەت بەرگەن اللەقا ھەمدۇسانالار بولسۇن! اللە ھەممىدىن بۈيۈكتۇر. ئى اللە! سېنىڭ نېئمىتىڭ بىزنى پۈتۈن يامانلىقتىن ساقلاپ قالدى، شۇ نېئمەت بىلەن تاڭ ئاتقۇزدۇق ۋە نۇرغۇن ياخشىلىق بىلەن كەچ قىلدۇق. سەندىن شۇ نېئمىتىڭنىڭ داۋامىنى ۋە بىزنىڭ شۇ نېئمەت ئۈچۈن ساڭا شۈكرى قىلىشىمىزنى تىلەيمىز ! سەن ئاتا قىلغان ياخشىلىقتىن باشقا ھېچ ياخشىلىق يوق، سەندىن باشقا ھېچبىر ئىلاھ بەرھەق يوق، سەن ياخشى كىشىلەرنىڭ ۋە پۈتۈن ئەھلى جاھاننىڭ پەرۋەردىگارىسەن. جىمى ھەمدۇسانا اللەقا خاستۇر، بىر اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، اللە خالىغان نەرسە ۋۇجۇدقا كېلىدۇ، بارلىق كۈچ قۇۋۋەت اللەقا مەنسۇپتۇر. ئى اللە! بىزگە رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەرنى بەرىكەتلىك قىلغىن ۋە بىزنى دوزاختىن ساقلىغىن! " دەپ دۇئا قىلاتتى. (مالىك: 1740)

3) ئىبنى ئاббاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: مەن، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ۋە خالىد ئىبنى ۋەلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۈچىمىز مەيمۇنە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ ئۆيىگە كىردۇق. ئۇ بىزگە بىر قاچا سۈت ئېلىپ كەلدى. سۈتتىن ئالدى بىلەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىچتى. مەن ئۇنىڭ ئوڭ تەرىپىدە، خالىد ئىبنى ۋەلىد سول تەرىپىدە ئىدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: سۈت ئىچىش نۆۋىتى سېنىڭ، ئەمما خالىساڭ، خالىد ئالدىدا ئىچۋالسۇن، دېگەنىدى، مەن: سېنىڭ ئاغزىڭ تەگكەن سۈتنى باشقىلارغا ھەرگىز ئۆتۈنۈپ بەرمەيمەن، دېدىم. كېيىن، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە كىمگە تاماق يېگۈزسە، ئۇ: «اللهم بارك لنا فيه وأطعمنا خيرًا منه» " ئى اللە! تامىقىمىزنى بەرىكەتلىك قىلغىن ۋە ئۇنىڭدىنمۇ ياخشى تاماق بەرگىن! " دەپ دۇئا قىلسۇن! اللە كىمگە سۈت ئىچكۈزسە، ئۇ: «اللهم بارك لنا فيه وزدنا منه» " ئى اللە! سۈتىمىزنى بەرىكەتلىك قىلغىن، يەنە ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ سۈت بەرگىن! " دەپ دۇئا قىلسۇن! دېدى. ئۇ يەنە: سۈتتىن باشقا نەرسە يېمەكلىك ۋە ئىچىملىكنىڭ ئورنىنى ئالالمايدۇ دېدى. (تىرمىزى: 3455)

4) پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار تاماق يېمەكچى بولسا، "بىسمىللاھ " دەپ باشلىسۇن ! ناۋادا بېشىدا "بىسمىللاھ" دېيىشنى ئۇنتۇغان بولسا، ئېسىگە كەلگەندە «بسم الله في أوله وآخره» بىسمىللاھى ئەۋۋەلەھۇ ۋە ئاخىرەھۇ (يەنى بېشىدىمۇ ۋە ئاخىرىدىمۇ بىسمىللاھ) دەۋەتسۇن! (ئەبۇ داۋۇد: 3767)

**783. سۇئال: تاماقتىن كېيىن ئوقۇلىدىغان دۇئا**

1) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى تاماق يەپ بولۇپ: «الحمد لله الذي أطعمني هذا الطعام ورزقنيه من غير حول مني ولا قوة غفر له ما تقدم من ذنبه»

”بۇ تاماقنى ماڭا يېگۈزگەن ۋە ئۇنى مېنىڭ كۈچ قۇۋۋىتىمسىز رىزىق قىلىپ بەرگەن ئاللاھقا ھەمدۇسانالار بولسۇن! “ دېسە، ئۇنىڭ ئىلگىرى ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (تىرمىزى: 3458)

2) ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم داستىخاندىن تۇرسا: «الحمد لله كثيرًا طيبًا مباركًا فيه، غير مكفي ولا مودع، ولا مستغنٍ عنه ربنا»* سانسىزلىغان، پاك ۋە مۇبارەك ھەمدۇسانالار ئاللاھقا خاستۇركى، ئۇنىڭ نېئمىتىدىن بىھاجەت بولغىلى بولمايدۇ، ئۇ نېئمەتكە بولغان تىلەكلىرىمىز توختاپ قالمايدۇ، بىز ئۇنىڭغا ھەمىشە موھتاجمىز، الله بىزنىڭ پەرۋەردىگارىمىزدۇر دەپ دۇئا قىلاتتى. (بۇخارى: 5458)

3) { اَلْحَمْدُ لِلَّهِ الَّذِي أَطْعَمَنِي هٰذَا وَرَزَقَنِيْهِ مِنْ غَيْرِ حَوْلٍ مِنِّي وَلاَ قُوَّةٍ }۰ « جىمى ھەمدۇسانا مەن ھېچقانداق كۈچ سەرپ قىلماستىن، مېنى بۇ تائام بىلەن غىزالاندۇرغان ۋە ئۇنى ماڭا رىزىق قىلىپ ئاتا قىلغان ئاللاھقا خاستۇر، ئۇنىڭغا شۈكۈر ئېيتىمەن»[بۇخارىي رىۋايىتى].

4) { اَلْحَمْدُ لِلَّهِ الَّذِي أطْعَمَنَا وَسَقَانَا وَجَعَلَنَا مِنَ الْمُسْلِمِيْنَ }. « جىمى ھەمدۇسانا بىزنى غىزالاندۇرغان، بىزنى سوغارغان ۋە بىزنى مۇسۇلمانلاردىن قىلغان ئاللاھقا خاستۇر ئۇنىڭغا شۈكۈر ئېيتىمەن »[ ئەبۇ داۋۇد رىۋايىتى].

5) { اللَّهُمَّ بَارِكْ لَنَا فِيهِ وَأَطْعِمْنَا خَيْرًا مِنْهُ}. «ئى ئاللاھ! بىزگە بۇنىڭدا بەرىكەت ئاتا قىلغىن ۋە بىزنى بۇنىڭدىنمۇ ياخشىسى بىلەن رىزىقلاندۇرغىن» [ئەبۇداۋۇد رىۋايىتى].

### 784. سۇئال: يېڭى كىيىم كەيگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا

2) يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنۇلار قوشۇپ رىۋايەت قىلىنغان: كىمكى يېڭى كىيىم كىيگەندە: «الحمد لله الذي كساني هذا ورزقنيه من غير حول مني ولا قوة، غفر له ما تقدم من ذنبه وما تأخر»

”بۇ كىيىمنى ماڭا كىيگۈزگەن ۋە ئۇنى مېنىڭ كۈچ قۇۋۋىتىمسىز رىزىق قىلىپ بەرگەن ئاللاھقا ھەمدۇسانالار بولسۇن “ دېسە، ئۇنىڭ ئىلگىرى ۋە كېيىن ئۆتكۈزگەن گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 4023)

3) ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېڭى كۆينەك كىيسە ياكى سەللە يۆگىسە، ئۇنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئالاتتى ۋە: «اللهم لك الحمد أنت كسوتني هذا، ويسميه باسمه، إما قميصًا، وإما عمامة أو رداء أسألك خيره وخير ما صنع له، وأعوذ بك من شره وشر ما صنع له » ئى الله! ساڭا چەكسىز ھەمدۇسانالار بولسۇنكى، بۇ كىيىمنى ماڭا سەن كىيگۈزدۈڭ، سەندىن ئۇنىڭ ياخشىلىقىنى ۋە ئۇنى ياخشى ئىشلارغا ئىشلىتىشنى تىلەيمەن. ساڭا سىغىنىپ ئۇنىڭ يامانلىقىدىن ۋە ئۇنى يامان ئىشلارغا ئىشلىتىشتىن پاناھ تىلەيمەن دەپ دۇئا قىلاتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 4020)

### 785. سۇئال: قۇلاق غۇڭۇلدىغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمنىڭ قۇلىقى غوڭۇلدىسا، مېنىڭ ئىسمىمنى تىلغا ئېلىپ، دۇرۇد يوللىسۇن ۋە: «ذكر الله بخير من ذكرني به» ”الله مېنىڭ گېپىمنى قىلغان كىشىنىڭ ياخشى گېپىنى قىلغاي “ دېسۇن. (ئەلكەبىر958:)

**786. سۇئال: يېڭى ئاينى كۆرگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا**

تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېڭى ئاينى كۆرگەندە مۇنداق دۇئا قىلاتتى: «اللهم هله علينا باليمن والإيمان، والسلامة والإسلام، ربي وربك الله » ئى الله! بۇ ئاينى بىزگە بەرىكەت، ئىمان، سالامەتلىك ۋە ئىسلام ئېيى قىلغىن. (ئى ئاي!) مېنىڭمۇ، سېنىڭمۇ رەببىڭ اللەتۇر. (تىرمىزى: 3451)

**787. سۇئال: بوران ۋە شامال چىققاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا**

1) ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: قاتتىق بوران چىققاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيتتى: ئى الله! مەن بۇنىڭ (بوراننىڭ) ياخشىلىقىنى ۋە ئۇنىڭدىكى ياخشىلىقنى ھەمدە ئۇنىڭ بىلەن ئەۋەتىلگەن نەرسىنىڭ ياخشىلىقىنى تىلەيمەن. ئۇنىڭ يامانلىقىدىن ۋە ئۇنىڭدىكى يامانلىقتىن ھەمدە ئۇنىڭ بىلەن ئەۋەتىلگەن نەرسىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. (مۇسلىم: 899)

2) ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاسمان ئۇپۇقلىرىدا بىر بۇلۇتنى كۆرگەندە، ئىشنى تاشلاپ، ناماز ئوقۇۋاتقان بولسا، قىسقىلا ئوقۇپ، ئاندىن مۇنداق دەيتتى: «اللهم إني اسألك خيرها وخير ما فيها وخير ما أرسلت به، وأعوذ بك من شرها وشر ما فيها وشر ما أرسلت به» ئى الله! ساڭا سېغىنىپ ئۇنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئەگەر يامغۇر يېغىپ قالسا: ئى الله! بەرىكەت ئېلىپ كېلىدىغان يامغۇر ئەۋەتكىن! دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 5099)

**788. سۇئال: چۈشكۈرگەندە ئوقۇلىدىغان دۇئا**

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى چۈشكۈرسە: ”ئەلھەمدۇلىللاھى ئەلا كۇللى ھال(يەنى ھەر قانداق ئەھۋالدا اللەقا ھەمدە ئېيتىمەن) دېسۇن. يېنىدىكى بۇرادىرى ياكى دوستى ئۇنىڭغا: يەرھەمۇكەللاھ ( يەنى الله ساڭا رەھمەت قىلسۇن) دېسۇن. بۇ سۆزنى ئاڭلىغاندىن كېيىن (چۈشكۈرگۈچى): ”يەھدىكۇمۇللاھ ۋە يۇسلىھ بالەكۇم “ (يەنى الله سىلەرنى ھىدايەت قىلسۇن ۋە ئىشلىرىڭلارنى ئوڭلىسۇن) دەپ جاۋاب قايتۇرسۇن. (ئەبۇ داۋۇت: 5033)

**789. سۇئال: ھاجەتخانىغا كىرىشتە ئوقۇلىدىغان دۇئا**

{اللّٰهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الْخُبْثِ وَالْخَبَائِثِ}. « ئى ئاللاھ! ساڭا سېغىنىپ ئەركەك ـ چىشى شەيتانلارنىڭ زىيانكەشلىكىدىن پاناھ تىلەيمەن».[بۇخارىي رىۋايىتى].

**790. سۇئال: ھاجەتخانىدىن چىققاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا**

{غُفْرَانَك، الْحَمْدُ لِلّٰهِ الَّذِي اَذْهَبَ عَنِّي اْلأَذَى وَعَافَانِيَ}. « ئى ئاللاھ! گۇناھلىرىمنى كەچۈرگەيسەن، مەندىن زىيان ـ زەخمەتنى يوق قىلغان ۋە مېنى سالامەت قىلغان ئاللاھقا ھەمدۇسانا ئېيتىمەن»[بۇخارىي رىۋايىتى].

**791. سۇئال: تەشەھھۇدتىن كېيىن ۋە سالام بېرىشتىن بۇرۇن ئوقۇلىدىغان دۇئالار**

1-{اَللّٰهُمَّ إِنِّي أعُوذُ بِكَ مِنْ عَذَابِ الْقَبْرِ، وَأَعُوذُ بِكَ مِنْ فِتْنَةِ الْمَسِيْحِ الدَّجَّالِ، وَأَعُوذُ بِكَ مِنْ

فِتْنَةِ الْمَحْيَا وَفِتْنَةِ الْمَمَاتِ، اَللَّهُمَّ إِنِّي أَعُوذُ بِكَ مِنَ الْمَأْثَمِ وَالْمَغْرَمِ}.

« ئى ئاللاھ! ساڭا سىغىنىپ قەبرى ئازابىدىن پاناھ تىلەيمە، دەججالنىڭ پىتنىسىدىن پاناھ تىلەيمەن، ساڭا سىغىنىپ ھايات ۋە ماماتنىڭ پىتنىسىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! ساڭا سىغىنىپ گۇناھقا چۈمۈشتىن ۋە قەرزدارلىقتىن پاناھ تىلەيمە» [بۇخارىي رىۋايىتى].

2-{اَللَّهُمَّ إِنِّي ظَلَمْتُ نَفْسِي ظُلْماً كَثِيْراً وَلاَ يَغْفِرُ الذُّنُوبَ إِلاَّ أَنْتَ فَاغْفِرْ لِي مِنْ عِنْدِكَ مَغْفِرَةً إِنَّكَ أَنْتَ الْغَفُوْرُ الرَّحِيْمُ}. « ئى ئاللاھ! مەن ئۆزۈمگە كۆپ زۇلۇم قىلدىم، گۇناھلارنى سەندىن ئۆزگە مەغپىرەت قىلغۇچى يوق، مېنى ئۆز پەزلى - كەرەمىڭ بىلەن مەغپىرەت قىلغىن. سەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچى ۋە تولىمۇ شەپقەتلىك ئىگەمسەن» [بۇخارىي رىۋايىتى].

3-{اَللَّهُمَّ اغْفِرْ لِي مَاقَدَّمْتُ وَمَاأَخَّرْتُ، وَمَاأَسْرَرْتُ وَمَا أَعْلَنْتُ، وَماَ اَسْرَفْتُ وَماَ اَنْتَ اَعْلَمُ بِهِ مِنِّي اَنْتَ الْمُقدِّمُ وَأَنْتَ الْمُؤَخِّرُ، لاَإِلَهَ إِلاَّ أَنْتَ}. « ئى ئاللاھ! ئۆتكەن ۋە كېيىنكى، يوشۇرۇن ۋە ئاشكارا قىلغان بارلىق گۇناھلىرىمنى، ھەددىمدىن ئاشقانلىرىمنى ۋە مەن بىلمەيدىغان خاتالىقلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن. سەن ئەزەلدىن بار بولغان ۋە مەڭگۈگە قالىدىغان زاتسەن، سېنىڭدىن ئۆزگە مەبۇد بەرھەق يوقتۇر» [مۇسلىم رىۋايىتى].

### 792. سۇئال: توي تەبرىكلەشتە ئوقۇلىدىغان دۇئا

{ بَارَكَ اللَّهُ لَكَ وَبَارَكَ عَلَيْكَ وَجَمَعَ بَيْنَكُمَا فِي خَيْرٍ}. «سىزگە مۇبارەك بولسۇن، ئاللاھ سىلەرگە تەۋە نەرسىلەر بەرىكەت ئاتا قىلسۇن ۋە ئىككىڭلارنى ياخشىلىق ئىچىدە بىرلەشتۈرسۇن» [ ئەبۇداۋۇد رىۋايىتى].

### 793. سۇئال: خوتۇن ياكى خىزمەتچى ياكى ئۇلاغ ئالغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا

{ اللَّهُمَّ إِنِّ أَسْأَلُكَ خَيْرَهَا وَخَيْرَ مَا جَبَلْتَهَا عَلَيْهِ وَأَعُوذُ بِكَ مِنْ شَرِّهَا وَمِنْ شَرِّ مَا جَبَلْتَهَا عَلَيْهِ}. «ئى ئاللاھ! سەندىن ئۇنىڭ ياخشىلىقىنى ۋە سەن ئۇنىڭ خاراكتېرىغا ئورۇنلاشتۇرىۋەتلەرنىڭ ياخشىلىقىنى سورايمەن، ئۇنىڭ يامانلىقىدىن ۋە سەن ئۇنىڭ خاراكتېرىگە ئورۇنلاشتۇرىۋەنلەرنىڭ يامانلىقىدىن ساڭا سىغىنىپ پاناھ تىلەيمە»[ئەبۇداۋۇد رىۋايىتى].

### 794. سۇئال: ئەر - ئايال يېقىنچىلىقىدىن ئىلگىرى ئوقۇلىدىغان دۇئا

{ اَللَّهُمَّ جَنِّبْناَ الشَّيْطَانَ وَجَنِّبِ الشَّيْطَانَ مَا رَزَقْتَناَ }. « ئى ئاللاھ! بىزدىن شەيتاننى يىراق قىلغىن ۋە بىزگە ئاتا قىلىدىغان پەرزەنتتىن شەيتاننى يىراق قىلغىن» [بۇخارىي رىۋايىتى].

### 795. سۇئال: مەجلىستىن كېيىن ئوقۇلىدىغان دۇئا

{سُبْحَانَكَ اَللَّهُمَّ وَبِحَمْدِكَ لاَ إِلَهَ إِلاَّ أَنْتَ أَسْتَغْفِرُكَ وَأَتُوبُ إِلَيْكَ }.« ئى ئاللاھ! سەن پاكتۇرسەن، جىمى ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر، سەندىن باشقا ھەقىقىي ئىلاھ يوقتۇر. سەندىن مەغپىرەت تىلەيمە ۋە ساڭا تەۋبە قىلىمەن»[تىرمىزىي رىۋايىتى].

### 796. سۇئال: ياخشىلىق قىلغان كىشى ئۈچۈن قىلىنىدىغان دۇئا

{جَزَاكَ اللهُ خَيْراً}. « ئاللاھ سىزنى مۇكاپاتلىسۇن» [ ئىمام ئەھمەد رىۋايىتى].

### 797. سۇئال: قاتناش قۇراللىرىغا چىققاندا ئوقۇلىدىغا دۇئا

1-{ سُبْحَانَ الَّذِي سَخَّرَ لَنَا هَذَا وَمَا كُنَّا لَهُ مُقْرِنِيْنَ وَإِنَّا إِلَى رَبِّنَا لَمُنقَلِبُونَ }

« بىزگە بۇنى بويسۇندۇرۇپ بەرگەن زات پاكتۇر، بىز بۇنىڭغا(چىقىشقا) قادىر ئەمەس ئىدۇق، بىز ھەقىقەتەن پەرۋەردىگارىمىزنىڭ دەرگاھىغا قايتقۇچىلارمىز»[زۇخرۇف سۈرىسى 13 ـ ئايەت].

2-{ اَلْحَمْدُ لِلَّهِ، اَلْحَمْدُ لِلَّهِ ، اَلْحَمْدُ لِلَّهِ ، اَللّٰهُ اَكْبَرُ، اَللّٰهُ اَكْبَرُ، اَللّٰهُ اَكْبَرُ، سُبْحَانَكَ اللّٰهُمَّ اِنِّي ظَلَمْتُ نَفْسِي فَاغْفِرْلِي فَإِنَّهُ لاَ يَغْفِرُ الذُّنُوبَ اِلاَّ اَنْتَ}. « جىمى ھەمدۇسانا ئاللاھقا خاستۇر، ھەمدۇسانا ئاللاھقا خاستۇر، ھەمدۇسانا ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھ ھەممىدىن بۈيۈكتۇر، ئاللاھ ھەممىدىن بۈيۈكتۇر، ئاللاھ ھەممىدىن بۈيۈكتۇر، ئى ئاللاھ! سەن پاكتۇرسەن، مەن ئۆزۈمگە زۇلۇم قىلدىم، مېنى مەغپىرەت قىلغىن، شۈبھىسىزكى، گۇناھلارنى سەندىن باشقا مەغپىرەت قىلغۇچى يوق».[تىرمىزىي رىۋايىتى].

## 798. سۇئال: مېھماننىڭ ساھىبخان ئۈچۈن ئوقۇيدىغان دۇئاسى

1-{ اَللَّهُمَّ بَارِكْ لَهُمْ فِيْمَا رَزَقْتَهُمْ وَاغْفِرْ لَهُمْ وَارْحَمْهُمْ } « ئى ئاللاھ! ئۇلارغا ئاتا قىلغان رىزقىڭغا بەرىكەت ئاتا قىلغىن، ئۇلارنى مەغپىرەت قىلغىن ۋە ئۇلارغا رەھىم قىلغىن»[بۇخارىي رىۋايىتى].

2-{اَللَّهُمَّ أَطْعِمْ مَنْ أَطْعَمَنِي وَأَسْقِ مَنْ سَقَانِي}. « ئى ئاللاھ! مېنى غىزالاندۇرغاننى غىزالاندۇرغىن ۋە مېنى سۇغارغاننى سۇغارغىن»[مۇسلىم رىۋايىتى].

## 799. سۇئال: كېسەل يوقلىغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا

پەيغەمبەر سەلللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم تېخى سەكراتقا چۈشمىگەن كېسەلنى يوقلاپ، ئۇ كېسەلنىڭ قېشىدا يەتتە قېتىم: « أسألُ الله العظيم ربَّ العرشِ العظيم أن يشفيك» بۈيۈك ئەرشنىڭ ئىگىسى بولغان ئۇلۇغ اللەتىن ساڭا شىپالىق بېرىشىنى تىلەيمەن، دېسە، الله ئۇ ئادەمنى شۇ كېسەلدىن ساقايتىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 3106)

## 800. سۇئال: بىرەر يېرى ئاغرىغاندا ئوقۇيدىغان دۇئا

ئوسمان ئىبنى ئەبۇلئاس سەقافىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مۇسۇلمان بولغاندىن تارتىپ جىسمىمدا بىر ئاغرىق پەيدا بولغانىدى. بىر كۈنى، بۇ ئاغرىقتىن شىكايەت قىلىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا بارغانىدىم، ماڭا مۇنداق دېگەن: جىسمىڭدىكى ئاغرىغان جايغا قولۇڭنى قويۇپ تۇرۇپ، ئۈچ قېتىم "بىسمىللاھ " ، يەتتە قېتىم «أعوذُ بالله وقدرتِهِ من شرِّ ما أجد وأحاذر» "اللەنىڭ ئۆزى ۋە قۇدرىتىگە سېغىنىپ دەردىنى تارتىۋاتقان بۇ ئاغرىقنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن " دېگىن! دېدى. (مۇسلىم: 2202)

## 801. سۇئال: ياشاشتىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەن بىمارنىڭ دۇئاسى

{ اَللَّهُمَّ اغْفِرْلِي وَارْحَمْنِي وَأَلْحِقْنِي بالرَّفِيقِ اْلأَعْلَى }. « ئى ئاللاھ! مېنى مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا رەھىم قىلغىن، مېنى ھۇزۇرۇڭغا ئېلىپ كەتكىن». [بۇخارىي رىۋايىتى].

## 802. سۇئال: مال بوغۇزلىغاندا ئېيتىلىدىغان تەكبىر

{بِسْمِ اللهِ واللهُ أَكْبَرُ}. «ئاللاھنىڭ نامى بىلەن، ئاللاھ ئەڭ ئۇلۇغدۇر» [ ئەھمەد رىۋايىتى].

## 803. سۇئال: دۇئادا توغرىسدا بىلۋېلىشقا تېگىشلىك مەسىلە

دۇئا قىلغاندا، قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ (پەيغەمبەر ئەلەيھىسساالامدىن كەلگەنلىكى ئىسپاتلانغان ئەڭ ئىشەنچلىك)ھەدىسلەردە كەلگەن دۇئالارنى قىلىش ئەڭ توغرا ۋە ئەۋزەلدۇر. لېكىن بۇ دېگەنلىك، قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلاردا كەلمىگەن بولسىمۇ، ئىسلام دىنىنىڭ روھىغا ئويغۇن

كېلىدىغان، قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلاردىكىسىگە خىلاپ كەلمەيدىغان دۇئالارنى قىلىش دۇرۇس ئەمەس دېگەنلىك بولمايدۇ. بەلكى ساھابىلار، تابىئىنلار، ئۆلىمالار ۋە باشقىمۇ ياخشى كىشىلەر قىلغان دۇئالارنى قىلىش، شۇنداقلا كىشى ئۆزىنىڭ خالىغان دۇئالارنى قىلىشى ئەلۋەتتە دۇرۇستۇر.

## ئالتىنچى باپ. كۆز تېگىش ۋە ئۇنىڭدىن ساقلىنىش دۇئالىرى

### 804. سۇئال: كۆز تېگىشنىڭ دەلىلى

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: (پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەرىپىدىن) بىزگە چايان چېقىۋالغاندا، يىرىڭداپ قالغاندا ۋە كۆز تەگكەندە دەم سېلىشقا رۇخسەت قىلىندى. (مۇسلىم: 2196)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئايالى ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر دېدىكىمنىڭ چىرايىنىڭ سارغىيىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ: ئۇنىڭغا كۆز تېگىپتۇ، دەم سالدۇرۇڭلار دېدى. (مۇسلىم:2197)

ئۇبەيد ئىبنى رىفائە زۇرقىي رىۋايەت قىلىدۇكى، ئەسمائ بىنتى ئۇمەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى رەسۇلۇللاھ! جەئفەرنىڭ پەرزەنتلىرىگە بەك تېز كۆز تېگىدۇ، ئۇلارغا دەم سالدۇرۇپ قويسام بولامدۇ؟ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەئە، ناۋادا تەقدىرنىڭ ئالدىغا ئۆتىدىغان بىر نەرسە بولىدىغان بولسا، كۆز چوقۇم ئۆتۈپ كەتكەن بولاتتى، دېدى. (تىرمىزى: 2059)

### 805. سۇئال: قۇرئاننىڭ، مۇئمىنلەر ئۈچۈن شىپا ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلى ۋە شىپالىق ئىزدىگۈچىنىڭ شەرتلىرى

ئالدى بىلەن شۇنىڭغا چىن ئىشىنىش كېرەككى، قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن شىپادۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: «ئى ئىنسانلار! سىلەرگە پەرۋەردىگارىڭلار تەرىپىدىن نەسىھەت بولغان، دىللاردىكى دەرتكە (يەنى شەك ۋە نادانلىققا) شىپا بولغان، مۇئمىنلەرگە ھىدايەت ۋە رەھمەت بولغان (قۇرئان) كەلدى» [يۇنۇس سۈرىسى 57- ئايەت]

{ وَنُنَزِّلُ مِنَ الْقُرْآنِ مَا هُوَ شِفَاءٌ وَرَحْمَةٌ لِّلْمُؤْمِنِيْنَ }. « بىز مۇئمىنلەرگە شىپا ۋە رەھمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز »[ ئىسرا سۈرىسى 82- ئايەت].

كۆز، سېھىر، ئاغرىق - سىلاق ۋە باشقىمۇ بالايى - ئاپەتلەردىن ساقلىنىش ھەمدە ئۇلارغا گىرىپتار بولغاندىن كېيىن شىپا تېپىش ئۈچۈن قۇرئان كەرىم ئايەتلىرى ۋە ئاللاھقا قىلىنغان سەممىي دۇئالار ئەڭ ياخشى قالقان ۋە ئۈنۈملۈك شىپادۇر. لېكىن، قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىنىڭ شىپاسىدىن بەھرىمەن بولۇشنىڭ شەرتى بار. ئۇ بولسىمۇ، قۇرئان ئايەتلىرى بىلەن داۋا قىلغۇچى ۋە داۋالانغۇچى ھەر ئىككىسىنىڭ چىن مۇسۇلمان بولۇشى، قۇرئان كەرىمنىڭ ئاللاھ سۆزى ئىكەنلىكىگە ۋە ئۇنىڭ ئايەتلىرىنىڭ مۆئمىنلەر ئۈچۈن ماددىي ۋە مەنىۋى ھەر ئىككى تەرەپتىن چوقۇم شىپالىق ئىكەنلىكىگە خۇددى ئاسپىرىننىڭ باش ئاغرىقىغا پايدا قىلىدىغانلىقىغا ئىشەنگەندەك چىن ئىشىنىپ يۈرىكى بىلەن تەسدىق قىلىدىغان بولۇشىدىن ئىبارەتتۇر. مەلۇمكى، دوختۇرنىڭ دورىسى مۇسۇلمان - كۇففار ھەركىمگە ئوخشاشلا شىپالىق بولىدۇ. ئەمما قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىنىڭ شىپاسى مۆئمىنلەرگىلا خاستۇر. شۇڭا ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمنىڭ شىپاسى ۋە

هىدايىتى پەقەت ئاللاھقا ۋە قۇرئانغا ئىمان كەلتۈرگەنلەرگىلا خاس ئىكەنلىكىنى تەكىتلىگەن.«ئېيتقىنكى، قۇرئان ئىمان كەلتۈرگەنلەرگە ھىدايەتتۇر ۋە شىپادۇر» [ فۇسسىلەت سۈرىسى 44- ئايەت].

**806. سۇئال: كۆز تېگىشتىن ساقلىنىشنىڭ چارىلىرى**

(1) شەرىئەت ئەھكاملىرىنى تولۇق ئورۇنلاش، مەنئى قىلىنغان ئىشلارنى تەرك ئېتىش ۋە چوڭ - كىچىك بارلىق گۇناھلارغا تەۋبە قىلىش.

(2) قۇرئان كەرىم تىلاۋىتى بىلەن كۆپرەك مەشغۇل بولۇش.

(3) شەرىئەتتە كۈندىلىك ئوقۇشقا بۇيرۇلغان دۇئالارنى ئوقۇشنى ئۆزىگە ۋەزىپە قىلىش. مەزكۇر دۇئالارنىڭ مۇھىمرەكلىرى تۆۋەندىكىچە:

{بِسْمِ اللهِ الَّذِي لاَيَضُرُّ مَعَ اسْمِهِ شَيْءٌ فِي ٱلْأَرْضِ وَلاَ فِي السَّمَاءِ وَهُوَ السَّمِيْعُ العَلِيْمُ} [3قېتىم]. «ئۇنىڭ نامىنى ئاتىغان كىشىگە ئاسمان ۋە زېمىندە ھېچقانداق نەرسە زىيان يەتكۈزەلمەيدىغان ئاللاھنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن. ئاللاھ ھەممىنى ئاڭلىغۇچى ۋە تولۇق بىلگۈچىدۇر»دېگەن بۇ دۇئانى ۋە ئىخلاس، فەلەق، ناس سۈرىلىرىنىڭ ھەر بىرىنى ئەتىگەن ھەم ئاخشاملىرى ئۈچ قېتىمدىن ئوقۇش. [تىرمىزىي رىۋايىتى].

ھەر نامازدىن كېيىن ۋە يېتىشتىن بۇرۇن ئايەتۇلكۇرسىنى بىر قېتىمدىن ۋە{ لاَ إِلَهَ إِلاَّ اللهُ وَحْدَهُ لاَشَرِيْكَ لَهُ، لَهُ الْمُلْكُ وَلَهُ الْحَمْدُ وَهُوَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْرٌ} نى كۈنىگە 100قېتىمدىن ئوقۇش. [بۇخارىي رىۋايىتى].

(4) ئۆزىدىن ياكى پۇل - مېلىدىن ياكى ئائىلىسىدىكىلىرىنىڭ بېرەرسىدىن خۇشلانغان ۋاقتىدا، ئاللاھ تائالادىن بەرىكەت تىلەپ «مۇبارەك بولسۇن»دېيىش ۋە مۇنۇ دۇئانى ئوقۇش:

{مَاشَاءَ الله لاَ قُوَّةَ اِلاَّ بِالله، اَللَّهُمَّ بَارِكْ عَلَيْهِ} « ھەممە ئاللاھنىڭ خاھىشى بىلەن بولغۇچىدۇر. ئاللاھنىڭ ياردىمى بولمىسا قولىمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ. ئى ئاللاھ! ئۇنىڭغا بەرىكەت ئاتا قىلغىن»[ئىمام ئەھمەد رىۋايىتى].

(5) كۆزدىن قورقىلىدىغانلىقنى كىشىلەر كۆزىدىن يوشۇرۇشقا تىرىشىش. [ئىبنى قەييىم جەۋزىنىڭ «زاد المعاد» ناملىق ئەسىرى 4- جىلد، 173- بەت].

**807. سۇئال: كۆز تەككەندىن كېيىن ئۇنى قايتۇرۇش چارىلىرى**

(1) فاتىھە، ئىخلاس، فەلەق، ناس سۈرىلىرىنى، ئايەتۇلكۇرسىنى، بەقەر سۈرىسىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ئىككى ئايىتىنى، كۆز ۋە تىلدىن ساقلىنىشتا ئوقۇلىدىغان زىكىر ۋە دۇئالارنى ئۈچ قېتىمدىن ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ ئوقۇپ كۆز تەككەن كىشىگە، خۇسۇسەن ئۇنىڭ ئاغرىغان يېرىگە سۈفلەپ ئوڭ قول بىلەن سىپاش. كۆز تەككەن كىشى ئەگەر قۇرئان ساۋادى بار كىشى بولسا، يۇقىرىقىلارنى ئۆزى ئوقۇغىنى ياخشى.

(2) يۇقىرىقى ئايەت ۋە دۇئالارنى سۇغا ئوقۇپ كۆز تەككۈچىگە ئىچكۈزۈش ۋە ئاشقىنىنى ئۇنىڭغا سىپىپ قويۇش.

(3) كۆزى تەككۈچىنى غۇسلى تاھارەت ئالغۇزۇپ سۇيى بىلەن كۆز تەككۈچىنى يۇيۇش. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كۆزى تەگكەن كىشىگە تاھارەت ئالدۇرۇپ، ئاندىن كۆز تەگكەن كىشىنى شۇ تاھارەت سۇيىدە غۇسلى

قىلىشقا بۇيرۇيتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 3880)

# يەتتىنچى باپ. سېھىردىن ساقلىنىش ۋە ئۇنىڭدىن شىپا تېپىش ئۇسۇلى

## 808. سۇئال: سېھىر قىلىنىشنىڭ دەلىلى

سېھىرنىڭ تەسىر قىلىدىغانلىقى ۋە كىشىلەرنى تۈرلۈك دەرت ـ ئەلەملەرگە ۋە كېسەللىكلەرگە ئۇچرىتىدىغانلىقى، ھەتتا ئۆلۈمىگىمۇ سەۋەب بولالايدىغانلىقى بىر ھەقىقەتتۇر. سېھىر شۇنداق بىر يامان ئىشكى، سېھىر قىلىش، ئۇنى ئۆگىنىش، باشقىلارغا ئۆگىتىش ۋە سېھىرگە ياردەم قىلىش ئەڭ ئېغىر ۋە چوڭ گۇناھلاردىن سانىلىدۇ. سېھىرگەرلەر ۋە سېھىر ئۆگەتكۈچىلەر شەكسىز كاپىرلاردۇر. پۈتۈن تەپسىرشۇناس ئالىملار قۇرئان كەرىمدىكى: « سۇلايمان (سېھىرگەر بولغىنى ۋە سېھىر ئۆگىنىش بىلەن)كاپىر بولغىنى يوق، لېكىن شەيتانلار كىشىلەرگە سېھىر ئۆگىتىپ كاپىر بولدى» [ بەقەر سۈرىسى 102ـ ئايەت] دېگەن ئايەتنىڭ تەپسىرىدە، سېھىر قىلغۇچى ۋە ئۇنى ئۆگەتكۈچىلەرنىڭ چوقۇم كاپىر بولىدىغانلىقىنى تەكىتلىمەكتە.

## 809. سۇئال: سېھىردىن ساقلىنىش چارىلىرى

(1) ھەر خىل ئاپەتلەر، ئاغرىق ـ سىلاق ۋە خېيىم خەتەرلەردىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان ئايەت ۋە دۇئالارنى، خۇسۇسەن، فاتىھە سۈرىسىنى، ئايەتۇلكۇرسىنى، ئىخلاس، فەلەق ۋە ناس سۈرىلىرىنى، بەقەر سۈرىسىنىڭ ئاخىرقى ئىككى ئايىتىنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۈندىلىك تۇرمۇشىدىكى تۈرلۈك مۇناسىۋەتلەر، تۈرلۈك ھاللار ۋە جايلاردا ئوقۇشنى ئۆزىگە ۋەزىپە قىلغان دۇئالارنى، كۆزدىن ساقلىنىش ئۈچۈن ئوقۇلىدىغان دۇئا ۋە زىكىرلەرنى كۆپ ئوقۇشقا ئادەتلىنىش.

(2) شەرىئەت تەكلىپلىرىنى تولۇق ئورۇنداش بىلەن بىرگە، ئۆزىنى پاكىز تۇتۇش ۋە گۇناھ، ھارام ئىشلاردىن يىراق بولۇش.

(3) قۇرئان تىلاۋىتى بىلەن كۆپرەك مەشغۇل بولۇش.

## 810. سۇئال: سېھىردىن شىپا تېپىشنىڭ چارىلىرى

(1) سېھىر قىلىنغان ئورۇن بىلىنسە، ئۇنى شەرىئەتكە خىلاپ كەلمەيدىغان يوللار ئارقىلىق چىقىرىپ تاشلاش. بۇ ئەڭ ئۈنۈملۈك چارىدۇر.

(2) فاتىھە، ئىخلاس، فەلەق، ناس سۈرىلىرىنى، ئايەتۇلكۇرسىنى، بەقەر سۈرىسىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ئىككى ئايىتى («ئامەنەررەسۇلۇ») نى ئۈچ قېتىمدىن ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ ئوقۇپ بىمارغا سۇفلەپ يۇرۇش.

(3) بىمارنىڭ ئاغرىغان يېرىگە قولنى قويۇپ تۇرۇپ، مۇنۇ دۇئالارنى ئوقۇش:

1-{اَللَّهُمَّ رَبَّ النَّاسِ إِذْهِبْ الْبَاسَ اِشْفِهِ وَأَنْتَ الشَّافِي لَا شِفَاءَ إِلَّا شِفَاؤُكَ شِفَاءً لَا يُغَادِرُ سَقَماً}[3قېتىم]. «ئى ئىنسانلارنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھ! دەرتكە داۋا، رەنجىمىزگە شىپالىق بەرگىن، ھەقىقەتەن سەن ھەرقانداق ئاغرىقلارغا شىپالىق بەرگۈچىسەن. سېنىڭدىن بۆلەك شىپالىق بەرگۈچى يوق، سېنىڭ شىپايىڭ بىلەن كېسەللىك قالمايدۇ» [بۇخارىي رىۋايىتى].

2-{ أَعُوذُ بِكَلِمَاتِ اللهِ التَّامَّةِ، مِنْ كُلِّ شَيْطَانٍ وهَامَّةٍ، ومِنْ كُلِّ عَيْنٍ لاَمَّةٍ} [3قېتىم].

«ئاللاھنىڭ ئۇلۇغ كەلىمىلىرىگە سېغىنىپ ھەرقانداق شەيتاندىن، خەتەرلىك مەخلۇقلاردىن ۋە ھەرقانداق يامان كۆزدىن پاناھ تىلەيمەن»[بۇخارىي رىۋايىتى].

3- {أَعُوذُ بِكَلِمَاتِ اللّهِ التَّامَّاتِ مِنْ شَرِّ مَا خَلَقَ}[ 3قېتىم]. «ئاللاھنىڭ ئۇلۇغ كەلىمىلىرىگە

سىغىنىپ، مەخلۇقاتنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن».[مۇسلىم رىۋايىتى].

4- {اَسْأَلُ اللّٰهَ الْعَظِيْمَ رَبَّ الْعَرْشِ الْعَظِيْمِ أَنْ يَشْفِيْكَ} [7قېتىم ئوقۇلىدۇ]. «بۈيۈك ئەرشىنىڭ ئىگىسى بولغان ئۇلۇغ ئاللاھتىن سىزگە شىپالىق سورايمەن» [تىرمىزىي رىۋايىتى].

5-{بِسْمِ اللَّهِ أَرْقِيكَ مِنْ كُلِّ دَاءٍ يُؤْذِيكَ مِن كُلِّ حَاسِدٍ إِذَا حَسَدَ، وَمِنْ كُلِّ عَيْنٍ وَسَمٍّ، وَاللَّهُ يَشْفِيْكَ} [ئۈچ قېتىم]. «ئاللاھنىڭ نامى بىلەن سىزنى ئازابلىغۇاتقان ھەرقانداق ئاغرىق، ھەر قانداق ھەسەد، ھەر قانداق يامان كۆز ۋە ھەر قانداق زەھەرلىنىشتىن شىپالىق تېپىشىڭىز ئۈچۈن ئوقۇيمەن. ئاللاھ چوقۇم شىپالىق بەرگۈسى، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ئوقۇدۇم» [مۇسلىم رىۋايىتى].

## سەككىزىنچى باپ. كۈندىلىك ئىبادەت ئۈچۈن تاللاپ جەملەنگەن دۇئالار

### 811. سۇئال: قۇرئان كەرىمدىن تاللانغان دۇئالار

**بسم الله الرّحمن الرّحيم** *

(1)ٱلْحَمْدُ للَّهِ رَبِّ ٱلْعَالَمِينَ* ٱلرَّحْمٰنِ ٱلرَّحِيمِ* مَٰلِكِ يَوْمِ ٱلدِّينِ* إِيَّاكَ نَعْبُدُ وإِيَّاكَ نَسْتَعِينُ* ٱهْدِنَا ٱلصِّرَاطَ ٱلْمُسْتَقِيمَ* صِرَاطَ ٱلَّذِينَ أَنْعَمْتَ عَلَيْهِمْ غَيْرِ ٱلْمَغْضُوبِ عَلَيْهِم وَلاَ ٱلضَّآلِّينَ* قُلْ هُوَ اللَّهُ أَحَدٌ * اللَّهُ الصَّمَدُ* لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُولَدْ* وَلَمْ يَكُن لَّهُ كُفُوًا أَحَدٌ* االْحَمْدُ لِلَّهِ الَّذِي أَذْهَبَ عَنَّا الْحَزَنَ إِنَّ رَبَّنَا لَغَفُورٌ شَكُورٌ*(2)لاَ إِلَهَ إِلاَّ أَنتَ سُبْحَانَكَ إِنِّي كُنتُ مِنَ الظَّالِمِينَ* سُبْحَانَ رَبِّيَ الْعَلِيِّ ٱلاَعْلَى الْوَهَّابْ * يَاذَاالْجَلاَلِ وَالْاِكْرَامِ قُلِ اللَّهُمَّ مَالِكَ الْمُلْكِ تُؤْتِى الْمُلْكَ مَنْ تَشَاءُ وَتَنْزِعُ الْمُلْكَ مِمَّنْ تَشَاءُ وَتُعِزُّ مَنْ تَشَاءُ وَتُذِلُّ مَنْ تَشَاءُ بِيَدِكَ الْخَيْرُ اِنَّكَ عَلى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْر* (3)رَبَّنَا تَقَبَّلْ مِنَّا إِنَّكَ أَنتَ السَّمِيعُ الْعَلِيمُ* رَبَّنَا آتِنَا فِي الدُّنْيَا حَسَنَةً وَفِي الآخِرَةِ حَسَنَةً وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ * رَبَّنَا لاَ تُؤَاخِذْنَا إِن نَّسِينَا أَوْ أَخْطَأْنَا رَبَّنَا وَلاَ تَحْمِلْ عَلَيْنَا إِصْرًا كَمَا حَمَلْتَهُ عَلَى الَّذِينَ مِن قَبْلِنَا رَبَّنَا وَلاَ تُحَمِّلْنَا مَا لاَ طَاقَةَ لَنَا بِهِ وَاعْفُ عَنَّا وَاغْفِرْ لَنَا وَارْحَمْنَآ أَنتَ مَوْلاَنَا فَانصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِينَ* (4) رَبَّنَا لاَ تُزِغْ قُلُوبَنَا بَعْدَ إِذْ هَدَيْتَنَا وَهَبْ لَنَا مِن لَّدُنكَ رَحْمَةً إِنَّكَ أَنتَ الْوَهَّابُ * رَبَّنَا إِنَّنَا آمَنَّا فَاغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَقِنَا عَذَابَ النَّارِ* رَبَّنَا آمَنَّا بِمَا أَنزَلَتْ وَاتَّبَعْنَا الرَّسُولَ فَاكْتُبْنَا مَعَ الشَّاهِدِينَ* (5) ربَّنَا اغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَإِسْرَافَنَا فِي أَمْرِنَا وَثَبِّتْ أَقْدَامَنَا وانصُرْنَا عَلَى الْقَوْمِ الْكَافِرِينَ * رَبَّنَا مَا خَلَقْتَ هَذا بَاطِلاً سُبْحَانَكَ فَقِنَا عَذَابَ النَّارِ* رَّبَّنَا إِنَّنَا سَمِعْنَا مُنَادِيًا يُنَادِي لِلإِيمَانِ أَنْ آمِنُواْ بِرَبِّكُمْ فَآمَنَّا رَبَّنَا فَاغْفِرْ لَنَا ذُنُوبَنَا وَكَفِّرْ عَنَّا سَيِّئَاتِنَا وَتَوَفَّنَا مَعَ الأبْرَارِ* رَبَّنَا وَآتِنَا مَا وَعَدتَّنَا عَلَى رُسُلِكَ وَلاَ تُخْزِنَا يَوْمَ الْقِيَامَةِ إِنَّكَ لاَ تُخْلِفُ الْمِيعَادَ* (6) رَبَّنَا ظَلَمْنَا أَنفُسَنَا وَإِن لَّمْ تَغْفِرْ لَنَا وَتَرْحَمْنَا لَنَكُونَنَّ مِنَ الْخَاسِرِينَ* رَبَّنَا لاَ تَجْعَلْنَا مَعَ الْقَوْمِ الظَّالِمِينَ* رَبَّنَا أَفْرِغْ عَلَيْنَا صَبْرًا وَتَوَفَّنَا مُسْلِمِينَ * رَبَّنَا لاَ تَجْعَلْنَا فِتْنَةً لِّلْقَوْمِ الظَّالِمِينَ*(7) رَبَّنَا اغْفِرْ لِي وَلِوَالِدَيَّ

وَلِلْمُؤْمِنِينَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابُ* رَّبِّ ارْحَمْهُمَا كَمَا رَبَّيَانِي صَغِيرًا* رَبَّنَا اغْفِرْلِيْ وَلِوَالِدَيِّ وَلِلْمُؤْمِنِيْنَ يَوْمَ يَقُومُ الْحِسَابُ فَاغْفِرْلَنَا ذُنُوبَنَا وَقِنَا عَذَابَ النَّارْ* رَبَّنَا آتِنَا مِن لَّدُنكَ رَحْمَةً وَهَيِّئْ لَنَا مِنْ أَمْرِنَا رَشَدًا* رَبَّنَا آمَنَّا فَاغْفِرْ لَنَا وَارْحَمْنَا وَأَنتَ خَيْرُ الرَّاحِمِينَ* رَبَّنَا هَبْ لَنَا مِنْ أَزْوَاجِنَا وَذُرِّيَّاتِنَا قُرَّةَ أَعْيُنٍ وَاجْعَلْنَا لِلْمُتَّقِينَ إِمَامًا* (8) رَبَّنَا اغْفِرْ لَنَا وَلِإِخْوَانِنَا الَّذِينَ سَبَقُونَا بِالْإِيمَانِ وَلَا تَجْعَلْ فِي قُلُوبِنَا غِلًّا لِّلَّذِينَ آمَنُوا رَبَّنَا إِنَّكَ رَؤُوفٌ رَّحِيمٌ * رَّبَّنَا عَلَيْكَ تَوَكَّلْنَا وَإِلَيْكَ أَنَبْنَا وَإِلَيْكَ الْمَصِيرُ* رَبَّنَا لَا تَجْعَلْنَا فِتْنَةً لِّلَّذِينَ كَفَرُوا وَاغْفِرْ لَنَا رَبَّنَا إِنَّكَ أَنتَ الْعَزِيزُ الْحَكِيمُ* رَبَّنَا أَتْمِمْ لَنَا نُورَنَا وَاغْفِرْ لَنَا إِنَّكَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ* (9) رَبَّنَا ظَلَمْنَآ أَنفُسَنَا وَإِنْ لَّمْ تَغْفِرْ لَنَا وَتَرْحَمْنَا لَنَكُونَنَّ مِنَ ٱلْخَاسِرِينَ * رَبَّنَا اَفْرِغْ عَلَيْنَا صَبْرًا وَتَوَفَّنَا مُسْلِمِيْنَ * رَبَّنَا أَتْمِمْ لَنَا نُورَنَا وَاغْفِرْ لَنَا إِنَّكَ عَلَى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ* رَبِّ اَعُوذُبِكَ مِنْ هَمَزَاتِ الشَّيَاطِيْنِ وَاَعُوذُبِكَ رَبِّ اَنْ يَحْضَرُونِ * رَبِّ اغْفِرْ وَارْحَمْ وَاَنْتَ خَيْرُالرَّ احِمِيْنَ * رَبِّ اَنْتَ وَلِيِّيْ فِي الدُّنْيَا وَالْاَخِرَةِ تَوَفَّنِيْ مُسْلِمًا وَاَلْحِقْنِيْ بِالصَّالِحِيْنَ* رَّبِّ أَدْخِلْنِي مُدْخَلَ صِدْقٍ وَأَخْرِجْنِي مُخْرَجَ صِدْقٍ وَاجْعَل لِّي مِن لَّدُنكَ سُلْطَانًا نَّصِيرًا* (10) رَبِّ هَبْ لِيْ حُكْمًا وَاَلْحِقْنِيْ بِالصَّلِحِيْنَ * وَاجْعَلْ لِيْ لِسَانَ صِدْقٍ فِي ٱلْاَخِرِيْنَ وَاجْعَلْنِيْ مِنْ وَرَثَةِ جَنَّةِ النَّعِيْمِ وَلاَتُخْزِنِيْ يَوْمَ يُبْعَثُوْنَ* رَبِّ اَوْزِعْنِيْ اَنْ اَشْكُرَ نِعْمَتَكَ الَّتِيْ اَنْعَمْتَ عَلَيَّ وَعَلى وَالِدَيَّ وَاَنْ اَعْمَلَ صَالِحًا تَرْضَاهُ وَاَدْخِلْنِيْ بِرَحْمَتِكَ فِيْ عِبَادِكَ الصَّالِحِيْنَ* رَبِّ أَوْ زِعْنِي أَنْ أَشْكُرَ نِعْمَتَكَ الَّتِي أَنْعَمْتَ عَلَيَّ وَعَلَى وَالِدَيَّ وَأَنْ أَعْمَلَ صَالِحاً تَرْضَاهُ وَأَصْلِحْ لِي فِي ذُرِّيَّتِي إِنِّي تُبْتُ إِلَيْكَ وَإِنِّي مِنَ الْمُسْلِمِينَ*رَبِّ اغْفِرْلِيْ وَلِاخِيْ وَاَدْخِلْنَا فِيْ رَحْمَتِكَ وَاَنْتَ اَرْحَمُ الرَّاحِمِيْنَ *

بسم الله الرّحمن الرّحيم *

1. جىمى ھەمدۇ سانا ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا خاستۇر. ئاللاھ ناھايىتى شەپقەتلىك ۋە مېھرىباندۇر. قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسىدۇر. رەببىمىز ساڭىلا ئىبادەت قىلىمىز ۋە سەندىنلا ياردەم سورايمىز. بىزنى توغرا يولغا باشلىغىن. غەزىپىڭگە يولۇققانلارنىڭ يولىغا ئەمەس، سەن ئىنئام قىلغانلارنىڭ يولىغا باشلىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن دىللىرىمىزنى توغرا يولدىن بۇرىۋەتمىگىن، بىزگە دەرگاھىڭدىن رەھمەت بېغىشلىغىن، شۈبھىسىزكى، سەن (بەندىلىرىڭگە ئاتالارنى) بەكمۇ بېغىشلىغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! شۈبھىسىزكى، كېلىشى شەكسىز بولغان كۈندە (يەنى ھېساب ئېلىنىدىغان قىيامەت كۈندە) كىشىلەرنى توپلىغۇچىسەن، شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ۋەدىسىگە خىلاپلىق قىلمايدۇ. جىمى ھەمدۇسانا بىزدىن غەم- قايغۇنى كەتكۈزۈۋەتكەن اللهغا مەنسۇپتۇر! بىزنىڭ پەرۋەردىگارىمىز ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغفىرەت قىلغۇچىدۇر ئاز ياخشىلىققا كۆپ ساۋاب بەرگۈچىدۇر.

2. (پەرۋەردىگارىم!) سەندىن بۆلەك ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، سەن (جىمى

كەمچىلىكلەردىن) پاكتۇرسەن، مەن ھەقىقەتەن (ئۆزۈنەپسىمگە) زۇلۇم قىلغۇچىلاردىن بولدۇم. يۇكسەك، ئەڭ ئالى، كۆپ ئاتا قىلغۇچى پەرۋەردىگارىم پاكتۇر. ئى ئەزىمەتلىك ۋە كەرەملىك زات، ئەيتقىنكى پادىشاھلىقنىڭ ئىگىسى بولغان ئى ئاللاھ! خالىغان ئادىمىڭگە پادىشاھلىقنى بېرىسەن، خالىغان ئادەمدىن پادىشاھلىقنى تارتىۋالىسەن. خالىغان ئادەمنى ئەزىز قىلىسەن، خالىغان ئادەمنى خار قىلىسەن. ھەممە ياخشىلىق (نىڭ خەزىنىسى يالغۇز) سىنىڭ قولۇڭدىدۇر، سەن ھەقىقەتەن ھەممىگە قادىرسەن.

كېچىنى كۈندۈزگە كىرگۈزىسەن، كۈندۈزنى كېچىگە كىرگۈزىسەن، (شۇنىڭ بىلەن كېچە-كۈندۈزنىڭ ئۇزۇن ـ قىسقا بولۇشى پەسىللەر بويىچە ئۆزگىرىپ تۇرىدۇ)؛ جانلىقنى (يەنى تىرىك بولغان ئىنساننى، ھايۋاننى) جانسىزدىن (يەنى جانسىز بولغان ئابىمەنىدىن) چىقىرىسەن، جانسىزنى (يەنى جانسىز بولغان ئابىمەنىنى ) جانلىقتىن (يەنى جانلىق بولغان ئىنساندىن، ھايۋاندىن ) چىقىرىسەن؛ ئۆزەڭ خالىغان كىشىگە ھېسابسىز رىزىق بېرىسەن »

3.پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ (خىزمىتىمىزنى) قوبۇل قىلغىن سەن ھەقىقەتەن (دۇئايىمىزنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىسەن، (نىيىتىمىزنى) بىلىپ تۇرغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە دۇنيادا ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، ئاخىرەتتىمۇ ياخشىلىق ئاتا قىلغىن، بىزنى دەۋزەخ ئازابىدىن ساقلىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! ئەگەر بىز ئۇنتۇساق ياكى خاتالاشساق (يەنى بىز ئۇنتۇش ياكى سەھۋەنلىك سەۋەبىدىن ئەمرىڭنى تولۇق ئورۇنلىيالمىساق) بىزنى جازاغا تارتمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن ئىلگىرىكىلەرگە يۈكلىگىنىڭگە ئوخشاش بىزگە ئېغىر يۈك يۈكلىمىگىن (يەنى بىزنى قىيىن ئىشلارغا تەكلىپ قىلمىغىن) پەرۋەردىگارىمىز! كۈچىمىز يەتمەيدىغان نەرسىنى بىزگە ئارتمىغىن بىزنى كەچۈرگىن بىزگە مەغفىرەت قىلغىن بىزگە رەھىم قىلغىن سەن بىزنىڭ ئىگىمىزسەن كافىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن.

4.پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى ھىدايەت قىلغىنىڭدىن كېيىن دىللىرىمىزنى توغرا يولدىن بۇرىۋەتمىگىن، بىزگە دەرگاھىڭدىن رەھمەت بېغىشلىغىن. شۈبھىسىزكى سەن (بەندىلىرىڭگە ئاتالارنى) بەكمۇ بېغىشلىغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! بىز شۈبھىسىز ئىمان ئېيتتۇق بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغفىرەت قىلغىن بىزنى دەۋزەخ ئازابىدىن ساقلىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! سەن نازىل قىلغان كىتابقا ئىشەندۇق پەيغەمبەرگە ئەگەشتۇق بىزنى (ھىدايىتىڭگە) شاھىد بولغانلار قاتارىدا قىلغىن.

5.پەرۋەردىگارىمىز! گۇناھلىرىمىزنى ئىشىمىزدا چەكتىن ئاشقانلىقىمىزنى مەغفىرەت قىلغىن قەدەملىرىمىزنى (جەڭ مەيدانىدا) مۇستەھكەم قىلغىن ۋە كافىر قەۋمگە قارشى بىزگە ياردەم بەرگىن. پەرۋەردىگارىمىز! بۇنى بىكار ياراتمىدىڭ سەن پاكتۇرسەن بىزنى دەۋزەخ ئازابىدىن ساقلىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىز ھەقىقەتەن بىر چاقىرغۇچىنىڭ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ) رەببىڭلارغا ئىمان ئېيتىڭلار دەپ ئىمانغا چاقىرغانلىقىنى ئاڭلىدۇق ئىمان ئېيتتۇق. پەرۋەردىگارىمىز! بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغفىرەت قىلغىن يامانلىقلىرىمىزنى يوققا چىقارغىن بىزنى ياخشىلار قاتارىدا قەبزى روھ قىلغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە پەيغەمبەرلىرىڭ ئارقىلىق ۋەدە قىلغان نەرسىنى (يەنى ئىتائەت قىلغانلارغا خاس بولغان جەننەتنى) بەرگىن قىيامەت كۈنى بىزنى رەسۋا قىلمىغىن سەن ھەقىقەتەن ۋەدەڭگە خىلاپلىق قىلمايسەن.

6.پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق ئەگەر سەن بىزگە مەغفىرەت

قىلمىساڭ بىز چوقۇم زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز. پەرۋەردىگارىمىز! بىزنى زالىم قەۋم بىلەن بىللە قىلمىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە سەۋر ئاتا قىلغىن بىزنى مۇسۇلمان پېتىمىزچە قەبزى روھ قىلغىن. پەرۋەردىگارىمىز زالىم قەۋمنى بىزگە زىيانكەشلىك قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلمىغىن.

7.پەرۋەردىگارىمىز ھېساب ئالىدىغان كۈندە (يەنى قىيامەت كۈندە) ماڭا ئاتا- ئانامغا ۋە مۆئمىنلەرگە مەغفىرەت قىلغىن. پەرۋەردىگارىم ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيەلىگەندەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن. پەرۋەردىگارىمىز! ھىساپ ئالىدىغان كۈندە ماڭا، ئاتا- ئانامغا، مۆئمىنلەرگە مەغپىرەت قىلغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىز شۈبھىسىز ئىمان ئېيتتۇق، بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن، بىزنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە رەھمەت غەزىنىلىرىڭدىن ئاتا قىلغىن بىزنىڭ ئىشلىرىمىزنى تۈزەپ بىزنى ھىدايەت تاپقۇچىلاردىن قىلغىن. پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئىمان ئېيتتۇق بىزگە مەغفىرەت قىلغىن بىزگە رەھىم قىلغىن سەن بولساڭ ئەڭ رەھىم قىلغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ئاياللىرىمىز ۋە ئەۋلاتلىرىمىز ئارقىلىق شادلىق بېغىشلىشىڭنى (يەنى بىزگە ساڭا ئىتائەتمەن پەرزەنت ئاتا قىلىشىڭنى) تىلەيمىز بىزنى تەقۋادارلارنىڭ پېشۋاسى (يەنى تەقۋادارلارنىڭ نەمۇنىسى ياخشىلىققا دەۋەت قىلغۇچى) قىلغىن.

8.پەرۋەردىگارىمىز بىزگە ۋە بىزدىن ئىلگىرى ئىمان ئېيتقان قېرىنداشلىرىمىزغا مەغفىرەت قىلغىن دىلىمىزدا مۆئمىنلەرگە قارشى دۈشمەنلىك پەيدا قىلمىغىن پەرۋەردىگارىمىز سەن ناھايىتى مەغفىرەت قىلغۇچىسەن مېھرىبانسەن. پەرۋەردىگارىمىز ساڭا تەۋەككۇل قىلدۇق ئاخىر قايتىدىغان جاي سېنىڭ دەرگاھىڭدۇر. پەرۋەردىگارىمىز! كافىرلارنى بىزگە زىيانكەشلىك قىلىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە قىلمىغىن (ئۇلار بىزگە مۇسەللەت بولۇپ بىزنى كۈتۈرگىلى بولمايدىغان ئازاب بىلەن دىنىمىزدىن چىقارمىسۇن) پەرۋەردىگارىمىز بىزگە مەغفىرەت قىلغىن سەن ھەقىقەتەن غالىبسەن ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىسەن. پەرۋەردىگارىمىز بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەلەشتۈرۈپ بەرگىن بىزگە مەغفىرەت قىلغىن سەن بولساڭ ھەر نەرسىگە قادىرسەن.

9.پەرۋەردىگارىمىز! بىز ئۆزىمىزگە ئۆزىمىز زۇلۇم قىلدۇق، بىزنى كەچۈرمىسەڭ بىز ئەلۋەتتە زىيان تارتقۇچىلاردىن بولىمىز. پەرۋەردىگارىمىز بىزگە سەۋىر ئاتا قىلغىن، بىزنى مۇسۇلمان پېتىمىزچە قەبزى روھ قىلغىن. ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە نۇرىمىزنى مۇكەممەللەشتۈرۈپ بەرگىن، بىزگە مەغپىرەت قىلغىن، سەن بولساڭ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىگە قادىرسەن. پەرۋەردىگارىم! ساڭا سىغىنىپ شەيتانلارنىڭ ۋەسۋەسىلىرىدىن پاناھ تىلەيمەن، پەرۋەردىگارىم! ساڭا سىغىنىپ شەيتانلارنىڭ ماڭا ھەمراھ بولۇشىدىن پانا تىلەيمەن. پەرۋەردىگارىم! مەغپىرەت قىلغىن، رەھىم قىلغىن، سەن رەھىم قىلغۇچىلارنىڭ ياخشىسىسەن. پەرۋەردىگارىم! دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە مېنىڭ ئىگەمسەن، مېنى مۇسۇلمان پېتىمچە قەبزى روھ قىلغىن، مېنى ياخشى بەندىلەر قاتارىدا قىلغىن* پەرۋەردىگارىم! مېنى (قەبرەمگە) ئوڭۇشلۇق كىرگۈزگىن، (قەبرەمدىن) ئوڭۇشلۇق چىقارغىن، ماڭا دەرگاھىڭدىن ھەققە ياردەم بېرىدىغان قۇۋۋەت ئاتا قىلغىن*

10.پەرۋەردىگارىم! ماڭا ئىلىم ھىكمەت ئاتا قىلغىن، مېنى ياخشىلارغا قوشقىن، كېيىنكىلەر ئارىسىدا ياخشى نامىمنى قالدۇرغىن، مېنى نازۇ نېمەتلىك جەننەتنىڭ ۋارىسلىرىدىن قىلغىن. (خالايىقلار ھىساپ بېرىش ئۈچۈن) تىرىلدۈرۈلىدىغان كۈندە مېنى رەسۋا قىلمىغىن.

پەرۋەردىگارىم! سەن مىنى ماڭا ۋە ئاتا- ئانامغا بەرگەن نېمىتىڭگە شۈكۈر قىلىشقا، سەن رازى بولىدىغان ياخشى ئەمەلنى قىلىشقا مۇۋەپپەق قىلغىن، رەھمىتىڭ بىلەن مىنى ياخشى بەندىلىرىڭ قاتارىغا كىرگۈزگىن. پەرۋەردىگارىم! سىنىڭ ماڭا ۋە ئاتا - ئانامغا بەرگەن نىمىتىڭگە شۈكۈر قىلىشنى ۋە سەن رازى بولىدىغان ياخشى ئىشنى قىلىشمنى ماڭا ئىلھام قىلغىن، مەن ئۈچۈن مىنىڭ ئەۋلادىمنى تۈزىگىن (مىنىڭ ئەۋلادىمنى ياخشى ئادەملەر قىلغىن)، مەن ھەقىقەتەن ساڭا (جىمى گۇناھلاردىن) تەۋبە قىلدىم، مەن ھەقىقەتەن مۇسۇلمانلاردىندۇرمەن. پەرۋەردىگارىم! ماڭا ۋە مىنىڭ قىرىنداشىمغا مەغپىرەت قىلغىن، بىزنى رەھمىتىڭ دائىرسىگە كىرگۈزگىن، سەن ئەڭ رەھىم قىلغۇچى زاتتۇرسەن.

## 812. سۇئال: ھەدىس شرىفتىن تاللانغان دۇئالار

(11) اَللّٰهُمَّ صَلِّ عَلىَ مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ* كَمَا صَلَّيْتَ عَلىَ إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آلِ إِبْرَاهِيْمَ إِنَّكَ حَمِيْدٌ مَجِيْدٌ* اَللّٰهُمَّ بَارِكْ عَلَى مُحَمَّدٍ وَعَلَى آلِ مُحَمَّدٍ* كَمَا بَارَكْتَ عَلَى إِبْرَاهِيْمَ وَعَلَى آل إِبْرَاهِيْمَ إِنَّكَ حَمِيْدٌ مجِيدٌ* لاَاِلَهَ اِلاَّاللّٰهُ وَحْدَهُ لاَشَرِيْكَ لَهُ لَهُ الْمُلْكُ وَلَهُ الْحَمْدُ وَهُوَ عَلى كُلِّ شَيْءٍ قَدِيْرٌ* اَللّٰهُمَّ اِنِّىْ اَسْئَلُكَ بِاَنِّىْ اَشْهَدُ اَنَّكَ اَنْتَ اللّٰهُ لاَاِلَهَ اِلاَّ اَنْتَ ٱلاَحَدُ الصَّمَدُ الَّذِىْ لَمْ يَلِدْ وَلَمْ يُلَدْ وَلَمْ يَكُنْ لَهُ كُفُوًااَحَدٌ* اَللّٰهُمَّ لاَمَانِعَ لِمَا اَعْطَيْتَ وَلاَمُعْطِىَ لِمَا مَنَعْتَ وَلاَ يَنْفَعُ ذَاالْجَدِّ مِنْكَ الْجَدُّ * اَللّٰهُمَّ اَعِنِّىْ عَلى ذِكْرِكَ وَشُكْرِكَ وَحُسْنِ عِبَادَتِكَ* اَللّٰهُمَّ اِنِّىْ اَسْئَلُكَ اِيْمَانًا لاَيَرْتَدُّ وَنَعِيْمًا لاَيَنْفَدَ وَقُرَّةَ عَيْنٍ لاَتَنْقَطِعُ وَمُرَافَقَةَ نَبِيِّكَ سَيِّدِنَا مُحَمَّدٍ صَلَّ اللّٰهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ فِىْ اَعْلى جِنَانِ الْخُلْدِ* (12) اَللّٰهُمَّ ارْزُقْنِىْ لَذَّةَ النَّظَرِ اِلَى وَجْهِكَ الْكَرِيْمِ وَالشَّوْقَ اِلَى لِقَائِكَ * اَللّٰهُمَّ زِدْنَا وَلاَتَنْقُصْنَا وَاَكْرِمْنَا وَلاَتُهِنَّا وَاَعْطِنَا وَلاَتَحْرِمْنَا وَاَثِرْنَا وَلاَ تُؤْثِرْ عَلَيْنَا وَاَرْضِنَا وَاَرْضَ عَنَّا * اَللّٰهُمَّ اِنِّىْ اَسْئَلُكَ عِلْمًا نَافِعًا وَرِزْقًا طَيِّبًا وَعَمَلاً مُتَقَبَّلاً * (13) اَللّٰهُمَّ اكْفِنِىْ بِحَلاَلِكَ عَنْ حَرَامِكَ وَاَغْنِنِى بِفَضْلِكَ عَمَّنْ سِوَاكَ * اَللّٰهُمَّ اِنِّىْ اَعُوذُبِكَ مِنَ الْمَأْثَمِ وَالْمَغْرَمِ * اَللّٰهُمَّ اِنِّىْ اَعُوذُبِكَ مِنَ الْهَمِّ وَالْحُزْنِ وَاَعُوذُبِكَ مِنَ الْعَجْزِ وَالْكَسَلِ وَاَعُوذُبِكَ مِنَ الْجُبْنِ وَالْبُخْلِ وَ اَعُوذُبِكَ مِنْ غَلَبَةِ الدَّيْنِ وَقَهْرِالرِّجَالِ* اَللّٰهُمَّ اِنِّىْ ضَعِيْفٌ فَقَوِّنِىْ وَاِنِّىْ ذَلِيْلٌ فَاَعِزَّنِىْ اِنِّىْ فَقِيْرٌ فَاَغْنِنِىْ* (14) اَللّٰهُمَّ اِنِّىْ اَعُوذُبِكَ مِنْ جَهْدِالْبَلاَءِ وَدَرَكِ الشَّقَاءِ وَسُوءِالْقَضَاءِ وَشَمَاتَةِ ٱلاَعْدَاءِ* اَللّٰهُمَّ عَلِّمْنِىْ مَايَنْفَعُنِىْ بِمَا عَلَّمْتَنِىْ وَزِدْنِىْ عِلْمًا * اَللّٰهُمَّ جَمِّلْ اَمْرِيْ مَااَحْيَيْتَنِىْ

وَعَافِنِي مَا اَبْقَيْتَنِيْ وَبَارِكْ لِيْ فِيْمَا خَوَّلْتَنِيْ وَاحْفَظْ لِيْ مَااَوْلَيْتَنِيْ وَارْحَمْنِيْ اِذَا تَوَفَّيْتَنِيْ وَاَنِسْ وَحْشَتِيْ اِذَا اَرْمَسْتَنِيْ وَتَفَضَّلْ عَلَيَّ اِذَا حَاسَبْتَنِيْ وَلاَ تَسْلُبْنِي اْلاِيْمَانَ وَقَدْ هَدَيْتَنِيْ * اَللَّهُمَّ اَرِنِي الْحَقَّ حَقًّا وَارْزُقْنِيْ اَتِّبَاعَهُ وَاَرِنِي الْبَاطِلَ بَاطِلاً وَارْ زُقْنِي اجْتِنَابَهُ* (15) اَللَّهُمَّ اِنِّيْ اَسْئَلُكَ مِنَ الْخَيْرِ كُلِّهِ عَاجِلِهِ وَاَجِلِهِ مَاعَلِمْتُ مِنْهُ وَمَا لَمْ اَعْلَمْ وَاَعُوذُبِكَ مِنَ الشَّرِّ كُلِّهِ عَاجِلِهِ وَاَجِلِهِ مَاعَلِمْتُ مِنْهُ وَمَا لَمْ اَعْلَمْ وَاَسْئَلُكَ الْجَنَّةَ وَمَاقَرِّبَ اِلَيْهَا مِنْ قَوْلِ اَوْعَمَلٍ وَاَعُوذُبِكَ مِنَ النَّارِوَمَاقُرِّبَ اِلَيْهَا مِنْ قَوْلِ اَوْعَمَلٍ وَاَسْئَلُكَ مِنْ خَيْرِمَاسَئَلَكَ مِنْهُ عَبْدُكَ وَرَسُوْلُكَ مُحَمَّدٌ صَلَّ اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَاَعُوذُبِكَ مِنْ الشَرِّ مَااسْتَعَاذَكَ مِنْهُ عَبْدُكَ وَرَسُولُكَ مُحَمَّدٌ صَلَّ اللَّهُ عَلَيْهِ وَسَلَّمَ وَاَسْئَلُكَ مَاقَضَيْتَ لِيْ مِنْ اَمْرٍاَنْ تَجْعَلَ عَاقِبَتَهُ رَشَدًا * (16) اَللَّهُمَّ اِنَّانَسْئَلُكَ مَنَ النِّعْمَةِ تَمَامَهَا وَمِنَ الرَّحْمَةِ شُمُولَهَا وَمِنَ الْعَافِيَةِ دَوَامَهَا وَمِنَ الْعَيْشِ اَرْغَدَهُ وَمِنَ الْعُمْرِ اَسْعَدَهُ وَمِنَ اْلاِحْسَانِ اَتَمَّهُ وَمِنَ اْلاِنْعَامِ اَعَمَّهُ وَمِنَ الْعَمَلِ اَصْلَحَهُ وَمِنَ الْعِلْمِ اَنْفَعَهُ وَمِنَ الرِّزْقِ اَوْسَعَهُ* اَللَّهُمَّ فَارِجَ الْهَمِّ وَكَاشِفَ الْغَمِّ مُجِيْبَ دَعْوَةِ الْمُضْطَرِّيْنَ رَحْمَنَ الدُّنْيَا وَاْلاَخِرَةِ وَرَحِيْمَهُمَا اَنْتَ تَرْحَمُنِيْ فَارْحَمْنِيْ بِرَحْمَةٍ تُغْنِيْ بِهَاعَنْ رَحْمَةِ مَنْ سِوَاكَ* (17) اللَّهُمَّ بِعِلْمِكَ الْغَيْبَ وَقُدْرَتِكَ عَلى الْخَلْقأَحْيِنِي مَا عَلِمْتَ اْلحَيَاَة خَيْرًا لِي وَتَوَفَّنِي إِذا عَلِمْتَ الْوَفَاَة خَيْرًا لِي وَأَسْأَلُكَ خَشْيَتَكَ فِي الْغَيْب وَالشَّهَادَةِ وَكلِمَة اْلإِخْلاص فِي الرِّضَا وَالْغَضَب وَأَسْأَلُكَ نَعِيمًالا يَنْفدُ وَقُرَّة عَيْنلا تَنْقطِعُ وَأَسْأَلُكَ الرِّضَاءَ بالْقَضَاءِ وَبَرْدَ الْعَيْش بَعْدَ الْمَوْتِ وَلذَّة النّظِر إَلى وَجْهكَ وَالشَّوْقَ إِلى لِقَائِكَ وَأَعُوذبكَ مِنْ ضَرَّاءَ مُضِرَّةٍ وَفِتْنَةٍ مُضِلَّةٍ اللَّهُمَّ زَيِّنَّا بزينَةِ اْلإِيمَانِ وَاجْعَلنا هُدَاَة مُهْتَدِينَ* (18) لاإِلَهَ إِلَّا اللَّهُ وَحْدَهُ لا شَرِيكَ لهُ لهُ الْمُلْكُ وَلهُ اْلحَمْدُ وَهُوَ عَلى كلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ* لا حَوْ ل وَلا قُوَّة إِلَّا باللَّهِ* لاإِلَهَ إِلَّا اللَّهُ وَلا نَعْبُدُ إِلَّا إِيَّاهُ* لهُ النِّعْمَة وَلهُ اْلَفضْل وَلهُ الثَّنَاءُ اْلحَسَنُ* لاإِلَهَ إِلَّااللَّهُ مُخْلِصِينَ لهُ الدِّينَ* وَلوْ كرِهَ اْلكافِرُون* (19 ) اللَّهُمَّ اغفِرْ لِي خَطِيئَتِي وَجَهْلِي وَإِسْرَافِي فِي أَمْرِي وَمَا أَنْ تَأعْلمُ بِهِ مِنِّي اللَّهُمَّ اغفِرْ لِي جدِّي وَهَزْلِي وَخَطئِي وَعَمْدِي وَكلُّ ذلِكَ عِنْدِي اللَّهُمَّ اغفِرْ لِي مَاقدَّمْتُ وَمَاأَخَّرْتُ وَمَاأَسْرَرْتُ وَمَا أَعْلنْتُ وَمَا أَنْتَ أَعْلمُ بِهِ مِنِّي أَنْتَ الْمُ قدِّمُ وَأَنْتَ الْمُؤَخِّرُ وَأَنْتَ عَلى كلِّ شَيْءٍ قَدِيرٌ* (20) اللَّهُمَّ رَبَّ السَّمَاوَاتِ السَّبْع وَرَبَّ الْعَرْش الْعَظِيم رَبَّنَا وَرَبَّ كلِّ شَيْءٍ مُنْزل التَّوْرَاةِ وَاْلإِنْجيل وَاْلقرْآنِ اْلعَظِيم أَنْتَ اْلأَوّل فَليْسَ قبْلكَ شَيْءٌ وَأَنْتَ اْلآخِرُ فَليْسَ بَعْدَكَ شَيْءٌ

وَأَنْتَ الظَّاهِرُ فَلَيْسَ فوْقكَ شَيْءٌ وَأَنْتَ الْبَاطِنُ فَلَيْس دُونَكَ شَيْءٌ اقْض عَنَّا الدَّيْنَ وَأغِنِنَا مِنْ الْفقْر* (21) اللَّهُمَّ إنِّي أعُوُذبكَ مِنْ الْكسَل وَالْهَرَم وَالْمَغْرَم وَالْمَأْثم اللَّهُمَّ إنِّي أعُوُذبكَ مِنْ عَذَا بالنَّار وَفِتْنَةِ النَّار وَفِتْنَةِالْقبْر وَعَذَابالْقبْر وَشَرِّ فِتْنَةِ ٱلْغِنَى وَشَرِّ فِتْنَةِ الْفقْر وَمِنْ شَرِّ فِتْنَةِ ٱلْمسِيح الدَّجَّال اللَّهُمَّ اغسِل خَطايَايَ بمَاءِ الثَّلْج وَالْبَرَدِ وَنَقِّ قَلْبِي مِنْ الْخَطايَا كمَا يُنَقَّى الثَّوْبُ الْأَبْيَضُ مِنْ الدَّنَس وَبَاعِدْ بَيْنِي وَبَيْنَ خَطايَايَ كمَا بَاعَدْتَ بَيْنَ الْمَشْرق وَالْمَغْرب* (22) اللَّهُمَّ إنِّي أعُوُذ بكَ مِنْ شَرِّ سَمْعِي وَمِنْ شَرِّ بَصَري وَمِنْ شَرِّ لِسَانِي وَمِنْ شَرِّ قَلْبِي وَمِنْ شَرِّ مَنيِّي يَعْني فرْجَهُ* اللَّهُمَّ إنِّي أعُوُذبكَ مِنْ الْعَجْز وَالْكسَل وَالْجُبْن وَالْبُخْل وَالْهَرَم وَعَذَاب الْقبْر اللَّهُمَّ آتِ نَفسِي تَقْوَاهَا وَزَكِّهَا أنْتَ خَيْرُ مَنْ زَكَّاهَا أنْتَ وَلِيُّهَا وَمَوْلاهَا اللَّهُمَّ إنِّي أعُوُذبكَ مِنْ عِلْم لا يَنْفعُ وَمِنْ قلْب لا يَخْشَعُ وَمِنْ نَفْس لا تَشْبَعُ وَمِنْ دَعْوَةٍ لا يُسْتَجَابُ لهَا* (23) اَللَّهُمَّ أَنْتَ رَبِّي لاَ إِلَهَ إِلاَّ أَنْتَ خَلَقْتَني وَأنَا عَبْدُكَ وَأنَا عَلَى عَهْدِكَ وَوَعْدِكَ مَا اسْتَطَعْتُ أَعوُذُ بِكَ مِنْ شَرِّ مَاصَنَعْتُ أَبُوءُ لَكَ بِنِعْمَتِكَ عَلَيَّ وَأَبُوءُ بِذَنْبِي فَاغْفِرْ لِي فَإِنَّهُ لاَيَغْفِرُ الذُّنُوْبَ إلاَّ أنْتَ* (24)«اللهم أنت الأول فلا شيء قبلك ، وأنت الآخر فلا شيء بعدك أعوذ بك من كل دابة ناصيتها بيدك وأعوذ بك من الإثم والكسل وعذاب القبر ، وفتنة الغنى وفتنة الفقر ، وأعوذ بك من المأثم والمغرم ، اللهم نقني من خطاياي كما نقيت الثوب الأبيض من الدنس ، اللهم باعد بيني وبين خطاياي كما باعدت بين المشرق والمغرب ، هذا ما سأل محمد ربه ، اللهم إني أسألك خير المسألة وخير الدعاء، وخير النجاح ، وخير العمل ، وخير الثواب، وخير الحياة ، وخير الممات ، وثبتني وثقل موازيني ، وارفع درجتي وتقبل صلاتي واغفر خطيئتي ، واسألك الدرجات العلى من الجنة ، آمين ، اللهم إني أسألك الجنة آمين) اللهم إني أسألك خير ما فعل وخير ما أعمل، وخير ما بطن وخير ما ظهر والدرجات العلى من الجنة آمين اللهم إني أسألك أن ترفع ذكري وتضع وزري ، وتصلح أمري ، و تطهر قلبي ، وتحفظ فرجي ، وتنور قلبي، وتغفر ذنبي ، وأسألك الدرجات العلى من الجنة آمين ، اللهم نجني من النار»* اَللَّهُمَّ اغْفِرْلِىْ وَلِاسْتَاذَيْنَا وَلِمَشَآ ئِخِنَا وَلِوَالِدَيَّ وَلِجَمِيْعِ الْمُؤْمِنِيْنَ وَالْمؤْمِنَاتِ وَالْمُسْلِمِيْنَ وَالْمُسْلِمَاتِ ٱلاَحْيَآءِ مِنْهُمْ وَٱلاَمْوَاتِ اِنَّكَ مُجِيْبُ الدَّعْوَاتِ وَرَافِعُ الدَّرَجَاتِ وَقَاضِىَ الْحَاجَاتِ بِرَحْمَتِكَ يَاأَرْحَمَ الرَّاحِمِيْنَ *

11. ئى ئاللاھ! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا رەھمەت قىلغانىدەك

مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا رەھمەت قىلغىن. سەن ھەقىقەتەن ماختاشقا لايىق ۋە ئۇلۇغ مەرتىبىلىك زاتسەن. ئى ئاللاھ! ئىبراھىم ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنىڭ نام ـ نىشانىسىنى مەڭگۈ قىلغاندەك مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنىڭ نام ـ نىشانىسىنى مەڭگۈ قىلغىن. سەن ھەقىقەتەن ماختاشقا لايىق ۋە ئۇلۇغ مەرتىبىلىك زاتسەن. يالغۇز بىر ئاللاھتىن باشقا ھېچ مەبۇد (بەرھەق) يوق، ئاللاھنىڭ شېرىكى يوق، بارلىق سەلتەنەت ئاللاھقا مەنسۇپ، جىمى مەدھىيە ئاللاھقا مەنسۇپ، ئاللاھنىڭ ھەممە نەرسىگە قۇدرىتى يېتىدۇ. ئى ئاللاھ! مەن ھەقىقەتەن سەن بىلەن سورايمەنكى، سەندىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوقتۇر، ئاللاھ بىردۇر، ئاللاھقا ھەممە موھتاجدۇر، ئۇنىڭ ئەۋلادى بولغان ئەمەس، تۇغۇلغانمۇ ئەمەس ۋە ھېچ كىشى ئۇنىڭغا تەڭداش ئەمەس. ئى ئاللاھ! سەن بەرگەن نەرسىگە ھېچكىم توسقۇنلۇق قىلالمايدۇ، سەن بەرمىگەن نەرسىنى ھېچكىم بېرەلمەيدۇ، سېنىڭ ئالدىڭدا بايلارنىڭ بايلىقى ئەسقاتمايدۇ. ئى ئاللاھ! سېنى زىكىر قىلىشىمغا، ساڭا شۇكۇر قىلىشىمغا ۋە ساڭا ئوبدان قۇلچىلىق قىلىشىمغا يار يۆلەك بولغايسەن. ئى ئاللاھ! شۈبھىسىزكى، مەن سەندىن چىكىنمەس ئىمانىنى، تۈگىمەس نىمەتنى، ئۈزۈلمەس خوشلۇقنى، مەڭگۈلۈك جەننەتلەرنىڭ ئالىي دەرىجىلىرىدە خوجىمىز، پەيغەمبىرىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ھەمراھ بولۇشنى تىلەيمەن*

12.ئى ئاللاھ! ماڭا، ئىسىل جامالىڭغا قاراش لەززىتىنى ۋە ساڭا مۇلاقات بولۇشنى، سېغىنىشنى نېسىپ قىلغىن. ئى ئاللاھ بىزگە بەرگىنىڭنى زىيادە قىلغىن، كەمەيتىۋەتمىگىن، بىزنى ئەزىز قىلغىن، خار قىلمىغىن، بىزگە ئاتا قىلغىن بىزنى مەھرۇم قىلمىغىن، بىزنى ئۈستۈن قىلغىن، تۆۋەن قىلمىغىن، بىزنى مەمنۇن قىلغىن ۋە بىزدىن رازى بولغىن. ئى ئاللاھ سەندىن پايدىلىق ئىلىمنى، پاك رىزىقنى، قوبۇل بولىدىغان ئەمەلنى سورايمەن.

13.ئى ئاللاھ! ھالال نەرسەڭ ئارقىلىق مېنى هارامدىن بىهاجەت قىلغىن، پەزلى مەرھەمىتىڭ بىلەن مېنى ئۆزۈڭدىن غەيرىدىن بىهاجەت قىلغىن. ئى ئاللاھ ساڭا سېغىنىپ گۇناھ ئىشلاردىن ۋە قەرىزدار بولۇپ قىلىشتىن پاناھ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! ساڭا سېغىنىپ غەم قايغۇدىن، ئاجىزلىقتىن، هورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىقتىن، بېخىللىقتىن، قەرىزنىڭ بېسىۋېلىشىدىن ۋە كىشىلەرنىڭ خورلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن.* ئى ئاللاھ! مەن ئاجىزمەن، مېنى كۈچلۈك قىلغىن، مەن خارمەن، مېنى ئابرۇيلۇق قىلغىن، مەن كەمبەغەلمەن، مېنى باي قىلغىن.

14.ئى ئاللاھ! ساڭا سېغىنىپ، ئېغىر ئەهۋالدا قىلىشتىن، بەختسىزلىككە دۇچار بولۇپ قىلىشتىن، بالا قازاغا يولۇقۇپ قىلىشتىن ۋە دۈشمەنلەرنى خوش قىلىدىغان ئىشقا دۇچار بولۇشتىن پاناھ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ ماڭا پايدىلىق نەرسىلەرنى بىلدۈرگىن، ماڭا بىلدۈرگەنلىرىڭدىن مېنى پايدىلاندۇرغىن، ئىلمىمنى زىيادە قىلغىن. ئى ئاللاھ! مېنى هايات قالدۇرىدىكەنسەن، ئىشلىرىمنى گۈزەللەشتۈرگىن، جېنىم تېنىمدە بولسىلا مېنى ئامان قىلغىن، ماڭا بەرگەنلىرىڭگە بەركەت ئاتا قىلغىن، نىمەتلىرىڭنى مەندىن كەتكۈزىۋەتمىگىن، مېنى قەبرى روھ قىلساڭ ماڭا رەهىم قىلغىن، قەبرىدىكى يالغۇزلۇقۇمدا ماڭا ھەمراھ بولغىن، مەندىن ھېساپ ئالماقچى بولغىنىڭدا ماڭا مەرھەمەت قىلغىن، سەن مېنى ھىدايەت قىلدىڭكى ئىماندىن ئاجراتمىغىن. ئى ئاللاھ! ماڭا ھەقنى ھەق كۆرسەتكىن، ماڭا ھەقىقەتكە ئەگىشىشنى نېسىپ قىلغىن، ماڭا باتىلنى باتىل كۆرسەتكىن ۋە ئۇنىڭدىن ساقلىنىشنى ماڭا نېسىپ قىلغىن.

15.ئى ئاللاھ! ياخشىلىقنىڭ بۇرۇنقىسى بولسۇن، كېيىنكىسى بولسۇن، ئۇنىڭدىن

بىلدىغىنىم بولسۇن ۋە بىلمەيدىغىنىم بولسۇن ھەممىسىنى سەندىن سورايمەن، يامانلىقنىڭ بۈرۈنقىسى بولسۇن كېيىنكىسى بولسۇن، ئۇنىڭدىن بىلدىغىنىم بولسۇن ۋە بىلمەيدىغىنىم بولسۇن ھەممىسىدىن ساڭا سىغىنىپ پاناھ تىلەيمەن، سەندىن جەننەتنى ۋە جەننەتكە يېقىنلاشتۇرىدىغان سۆز ياكى ھەركەتنى سورايمەن، ساڭا سىغىنىپ دوزاختىن ۋە دوزاخقا يېقىنلاشتۇرىدىغان سۆز ۋە ھەركەتلەردىن پاناھ تىلەيمەن. بەندەڭ ۋە پەيغەمبىرىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام سەندىن سورىغان نەرسىلەرنىڭ ياخشىسىنى سورايمەن، بەندەڭ ۋە پەيغەمبىرىڭ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ساڭا سىغىنىپ پاناھ تىلىگەن نەرسىلەرنىڭ يامىنىدىن پاناھ تىلەيمەن، شۇنداقلا مېنىڭ پېشانەمگە پۈتكەن ئىشنىڭ ئاقىۋىتىنى ياخشى قىلىشىڭنى تىلەيمەن.*

16.ئى ئاللاھ! سەندىن تولۇق نىمىتىڭنى، ئومومىي رەھمىتىڭنى، ئۈزۈلمەس ئامانلىقنى، كەڭ تاشا تۇرمۇشنى، بەختىيار ئۆمۈرنى، تولۇق ئېھسانىنى، كەڭ ئىنئامىڭنى، ئەڭ ياخشى ئەمەلنى، ئەڭ پايدىلىق ئىلىمنى، ۋە كەڭ رىزىقنى تىلەيمىز. ئى غەم قايغۇنى كۆتىرۋەتكۈچى ئاللاھ! بىشىغا كۈن كەلگەنلەر دۇئاسىنى ئىجابەت قىلغۇچى، دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە شەپقەت قىلغۇچى مېھرىبان زات، سەن ماڭا رەھمى قىلغۇچىسەن، ماڭا شۇنداق رەھمى قىلغىنكى، سېنىڭ قىلغان رەھمىتىڭ بىلەن باشقىلارنىڭ رەھمى قىلىشىغا ھاجىتىم چۈشمىگەي.

17.ئى ئاللاھ! غەيىپنى بىلىدىغان ئىلمىڭنى، يارىتىشقا قادىر قۇدرىتىڭنى شىپى كەلتۈرۈپ تۇرۇپ سەندىن سورايكى، ھاياتلىق مەن ئۈچۈن ياخشى بولسا مىنى ياشاتقىن. ئەگەر مەن ئۈچۈن ماماتلىق ياخشى بولسا مىنى ۋاپات تاپقۇزغىن. ئى ئاللاھ! ماڭا كىشىلەر كۆرىدىغان، كۆرمەيدىغان ھەر قانداق جايدا سەندىن قورقۇشنى، خۇشاللىقتىمۇ، غەزەپلەنگەندىمۇ توغرا سۆزلەشنى ئاتا قىلغايسەن. ئى ئاللاھ! ماڭا تۈگمەس نىئمەت، ئۈزۈلمەس خۇشاللىق ئاتا قىلغايسەن. ئى ئاللاھ! مىنى قازايى قەدەرگە رازى بولىدىغان بەندىلەردىن قىلغايسەن. ئى ئاللاھ! ئاخىرەتتىكى تۇرمۇشۇمنى باياشات قىلغايسەن. ماڭا جامالىڭغا قاراش ھوزۇرىنى، سەن بىلەن كۆرۈشۈش ئىشتىياقىنى ئاتا قىلغايسەن. ئى ئاللاھ مىنى ھەر قانداق زىيانلىق ئىشتىن ۋە ئازغۇنلۇققا ئىلىپ بارىدىغان ھەر قانداق پىتنىدىن ئۆز پاناھىڭدا ساقلىغايسەن. ئى ئاللاھ! ئىچىمىزنى ئىمان زىننىتى بىلەن زىننەتلىگەيسەن. ئى ئاللاھ بىزنى توغرا يول ئۈستىدە قىلغايسەن، باشقىلارنىمۇ توغرا يولغا يىتەكلەشنى بىزگە نىسىپ قىلغايسەن.

18.يىگانە ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، پادىشاھلىق ئاللاھقا مەنسۇپتۇر. جىمى ھەمدۇ سانا ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھ ھەر نەرسىگە قادىردۇر. ئاللاھنىڭ ياردىمىسىز ھېچ بىر ئىشقا كۈچ قۇدرىتىمىز يەتمەيدۇ، ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، بىز پەقەت ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىمىز، ئاللاھ بەندىلىرىگە نازۇ نىئمەت ئاتا قىلغۇچىدۇر ۋە مەرھەمەت قىلغۇچىدۇر. ئەڭ گۈزەل مەدھىيە ئاللاھقا خاستۇر. ئاللاھتىن باشقا ھېچ بىر ئىلاھ يوقتۇر، كافىرلار ياقتۇرمىغان تەقدىردىمۇ بىز ئىبادەتتە ئاللاھقا ھېچ نەرسىنى شىرىك قىلمايمىز.

19.ئىي ئاللاھ! گۇناھىمنى ۋە نادانلىقىمنى كەچۈرگىن. ئىشمىدىكى ئىسراپچىلىقىمنى ۋە مىنىڭ ھەققىمدە سەن مەندىن ياخشى بىلىدىغان كەمچىلىكلىرىمنى ئەپۇ قىلغىن. ئىي ئاللاھ مىنىڭ راستىن ياكى چاقچاقتىن، سەھۋەنلىك بىلەن ياكى قەستەن سادىر بولۇپ قالغان گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن. ئىي ئاللاھ! مىنىڭ بۇرۇنقى ۋە كېيىنكى مەخپى ۋە ئاشكارە

شۇنداقلا مىنىڭ ھەققىمدە سەن مەندىن ياخشى بىلىدىغان كەمچىلىكلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن. ئى ئاللاھ سەن خالىغان كىشىنى تائەتكە مۇۋەپپەق قىلىسەن، خالىغان كىشىنى تائەتتىن مەھرۇم قىلىسەن، سەن ھەممىگە قادىر زاتسەن. (9467)

20.ئى يەتتە قات ئاسمان ۋە بۈيۈك ئەرشىنىڭ رەببى! بىزنىڭ ۋە بارلىق نەرسىلەرنىڭ رەببى! سەن تەۋرات، ئىنجىل ۋە قۇرئاننى چۈشۈرگۈچى زاتسەن. سەن ئاۋۋالسەن، سەندىن بۇرۇن ھېچ نىمە يوق ئىدى. سەن ئاخىرسەن بارلىق مەۋجۇداتتىن كېيىن سەنلا قالىسەن. سەن ئاشكارىسەن، مەۋجۇتلۇقۇڭ دەلىل پاكىتلار بىلەن ئەقىل ئىگىلىرىگە ئاشكارىدۇر. سېنىڭدەك ئاشكارە بىرى يوق. سەن يوشۇرۇنسەن، سېنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ، سېنىڭ زاتىڭنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئەقىللەر يېتەلمەيدۇ. سېنىڭدەك يوشۇرۇن بىرسى يوق. ئى ئاللاھ بىزنى قەرزىدىن قۇتقۇزغىن ۋە كەمبەغەللىكتىن ساقلىغىن.

21.ئى ئاللاھ! ساڭا سېغىنىپ ھورۇنلۇقتىن، بەك قېرىپ كېتىشتىن، قەرزدارلىقتىن، گۇناھتىن، دوزاخ ئازابىدىن ، دوزاخ ۋە قەبرىنىڭ پىتنىسىدىن، قەبرە ئازابىدىن، بايلىق ياكى كەمبەغەللىك پىتنىسىنىڭ يامانلىقىدىن، دەججال پىتنىسىنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! گۇناھلىرىمنى قار ۋە مۇز سۈيى بىلەن يۇغىن، ئاق كىيىمنى كىرلەردىن پاكلىغىنىڭدەك قەلبىمنى گۇناھلاردىن پاكلىغىن. مەن بىلەن گۇناھلىرىمنىڭ ئارىسىنى مەشرىق بىلەن مەغرىبنىڭ ئارىسىدەك يىراق قىلغىن.

22.ئى ئاللاھ ! قۇلىقىمنىڭ ، كۆزۈمنىڭ ، تىلىمنىڭ، قەلبىمنىڭ ۋە ئەۋرىتىمنىڭ يامانلىقىدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ! ئاجىزلىقتىن، ھورۇنلۇقتىن، قورقۇنچاقلىقتىن، بېخىللىقتىن، بەك قېرىپ كېتىشتىن، قەبرە ئازابىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئى ئاللاھ نەفسىمنى تەقۋا قىلغىن ۋە ئۇنى پاكلىغىن. ئۇنى يالغۇز سەنلا پاكلايسەن، سەن ئۇنىڭ ئىگىسى سەن. ئى ئاللاھ! پايدىسىز ئىلىمدىن ، قورقمايدىغان قەلبتىن ، تويمايدىغان نەپسىدىن، قوبۇل بولمايدىغان دۇئادىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن.

23. ئى ئاللاھ ! سەن مىنىڭ رەببىمسەن، سەندىن بۆلەك ئىلاھ يوق، سەن مىنى ياراتتىڭ، مەن سىنىڭ بەندەڭمەن، ساڭا ئىمان ئېيتىش ۋە ئىتائەت قىلىشتىن ئىبارەت بەرگەن ۋەدەمدە كۈچۈمنىڭ يېتىشىچە بەرقارارمەن، ساڭا سېغىنىپ يامان قىلمىشلىرىمدىن پاناھ تىلەيمەن، سىنىڭ ماڭا بەرگەن نىمەتلىرىڭنى ئېتىراپ قىلىمەن، گۇناھلىرىمنى ئىقرار قىلىمەن، مىنى مەغپىرەت قىلغىن، گۇناھلىرىمنى پەقەت سەنلا مەغپىرەت قىلىسەن.

24. ئى الله! سەن ئاۋۋالسەن، سەندىن بۇرۇن ھېچنېمە يوق ئىدى. سەن ئاخىرسەن، بارلىق مەۋجۇداتتىن كېيىن سەنلا قالىسەن. بارلىق ھايۋانلارنىڭ يامانلىقىدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. ئۇلارنىڭ كوكۇلىسى سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. گۇناھتىن، ھورۇنلۇقتىن، قەبرە ئازابىدىن، بايلىق ياكى كەمبەغەللىكنىڭ پىتنىسىدىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. گۇناھ ئۆتكۈزۈشتىن ۋە قەرزدار بولۇپ قېلىشتىن ساڭا سېغىنىپ پاناھ تىلەيمەن. ئى الله! ئاق كىيىمنى كىردىن تازىلىغىنىڭدەك، مېنى گۇناھلىرىمدىن تازىلىغىن. ئى الله! مەن بىلەن گۇناھلىرىمنىڭ ئارىسىنى مەشرىق بىلەن مەغرىب ئارىسىدەك يىراق قىلغىن. ئى الله! سەندىن ئەڭ ياخشى نەرسىنى، ئەڭ ياخشى دۇئانى، ئەڭ ياخشى غەلىبىنى، ئەڭ ياخشى ئەمەلنى، ئەڭ ياخشى ساۋابنى، ئەڭ ياخشى ھاياتنى، ئەڭ ياخشى ئۆلۈمنى تىلەيمەن. ئايغىمنى ھەقتىن تېيىلدۇرمىغىن. تارازامنى ئېغىر،

مەرتىۋەمنى يۇقىرى قىلغىن. نامىزىمنى قوبۇل قىلغىن، گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، جەننەتتىن ئالى ماقامنى سورايمەن. ئامىن! ئى الله! سەندىن جەننەتنى سورايمەن، ئامىن! ئى الله! سەندىن قىلىنغان ئىشنىڭ ياخشىسىنى، قىلىنغان ئەمەلنىڭ ياخشىسىنى، مەخپىي ۋە ئاشكارا قىلىنغاننىڭ ياخشىسىنى، جەننەتتىن يۇقىرى ماقامنى تىلەيمەن، ئامىن ! ئى الله! شەنىمنى يۇقىرى، يۈكۈمنى يەڭگىل، ئىشىمنى توغرا، قەلبىمنى پاك قىلغىن. ئەۋرىتىمنى ساقلىغىن، قەلبىمنى نۇرلاندۇرغىن. ئى الله! گۇناھىمنى مەغپىرەت قىلىشىڭنى سورايمەن. سەندىن جەننەتنىڭ ئالىي ماقامنى تىلەيمەن، ئامىن ! ئى الله! مېنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىغىن!

## 813. سۇئال: ئىلىم ئەھلىنىڭ دۇئالىرى

ئى پەرۋەردىگارىمىز! زاتىڭنىڭ ئۇلۇغلىقى، پادىشالىقىڭنىڭ كاتتىلىقىغا لايىق ھالدا بارلىق ھەمدۇ ـ سانالار ساڭا بولسۇن! جىمى ھەمدۇ ـ سانا اللّٰهقا خاس! ئاسمان ـ زېمىننى ياراتقان اللّٰهقا ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇن! كۈن ـ تۈننى ياراتقان اللّٰهقا ھەمدۇ ـ سانالار بولسۇن! بىزنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغان اللّٰهقا ماختاشلار خاستۇر، الله بىزنى ھىدايەتكە باشلىمىغان بولسا بىز ھىدايەت تاپالماس ئىدۇق... ئىسلام ، ئىمان ۋە قۇرئان ئاتا قىلغان اللّٰهقا گۈزەل مەدھىلەر بولسۇن! ئى الله ! خوجىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا بۇرۇنقىلار ئىچىدە رەھمەت ـ بەرىكەت ياغدۇرغىن! ئۇنىڭغا كېيىنكىلەر ئىچىدىمۇ رەھمەت ـ بەرىكەت ياغدۇرغىن! قىيامەت كۈنىگە قەدەر ئۇنىڭغا پەرىشتىلەر ئارىسىدا رەھمەت بەرىكىتىڭنى ياغدۇرغىن! ئى پەرۋەردىگارىم! گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن! بىزنى مەغپىرەت قىلغىن! ئەيىپلىرىمىزنى ياپقىن! ئاجىزلىقىمىزغا رەھمى قىلغىن! كەمچىلىكلىرىمىزنى تولۇقلىغىن! نامە ـ ئەمەللىرىمىزنى ئوڭدىن بەرگىن! ھېسابىمىزنى ئاسان قىلغىن! ئىشلىرىمىزغا ئۆزەڭ ئىگە بولغىن! بىزنى دوزاختىن ئازات قىلغىن! بىزدىن رازى بولغىن، بىزگە رەھىم قىلغىن، بىز سەندىن جەننەتنى سورايمىز، دوزاختىن قوتقۇزۇشۇڭنى تىلەيمىز! ئى الله! بىزنى ئەھلى جەننەت قاتارىغا يېزىپ قويغىن! بىزگە رەھىم قىلغىن، چۈنكى سەن بىزگە رەھىمدىلسەن. ئى، ماڭا دۇئا قىلىڭلار، ئىجابەت قىلىمەن دېگۈچى زات! دۇئايىمىزنى ئىجابەت قىلغىن، گۇناھلىرىمىزنى كەچۈرگىن! ئى سۆيۈملۈك الله ، ئى رەھىم شەپقەتلىك الله، ئى بىزگە يېقىن الله، ئى، دۇئالارنى ئىجابەت قىلغۇچى الله ! ئى، ئۇلۇغلۇق، يۈكسەكلىك ئىگىسى الله، بارلىقىمىزنى ئەپۇ قىلىشىڭنى سورايمىز، ئى بۈيۈكلۈك، ئۇلۇغلۇق ئىگىسى ئاللاھ! مۇسۇلمان ياشلىرىنى ھىدايەتكە باشلىغىن، مۇسۇلمان قىز ـ ئاياللىرىنى ھىدايەتكە باشلىغىن! ھەممىمىزدىن رازى بولغىن! بارلىق ئىشلىرىمىزغا ئۆزەڭ ئىگە بولغىن. بىزنى دوزاختىن يىراق قىلغىن. ئازغۇنلىقىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن. تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلغىن. بارلىق گۇناھلىرىمىزنى يۇيۇۋەتكىن. بىزنى ئۆزەڭ رازى بولىدىغان يولغا باشلىغىن. ئى الله! بىزنى دۇنيادىن ياخشىلىق بىلەن ئېپكەتكىن. بىز ساڭا ئاسى بولۇپ ئۆلۈشتىن پاناھ تىلەيمىز. ئۆلۈشتىن ئىلگىرى تەۋبىمىزنى قوبۇل قىلىشىڭنى سورايمىز. شېھىت ھالىتىدە ئۆلۈشنى سەندىن تىلەيمىز. ئۆلگەندىن كېيىن بەخىت ـ سائادەتلىك جەننىتىڭنى ئارزۇ قىلىمىز. ئى الله ! بىز سەندىن بەختلىك ياشاشنى، شېھىتلەردەك ئۆلۈشنى، پەيغەمبەرلەرنىڭ ھەمراھلىقىنى، دۈشمەنلەرگە قارشى ياردىمىڭنى سورايمىز. ئى الله! بىز خار ھالەتتە ئالدىڭغا بېرىپ قىلىشتىن پاناھ تىلەيمىز. تەۋبىمىزنى سېخىلىق سۈپىتىڭ بىلەن قوبۇل قىلىۋەتكىن.

بىزگە تەۋبىنى چىرايلىق كۆرسەتكىن. بىزنى ئالدىڭغا ئاق يۈزىمىز بىلەن ئېلىپ كەتكىن. دۇنيادا ئېزىپ سەندىن غاپىل قېپقىلىشتىن پاناھ تىلەيمىز. ئى اللە! سەن بىزنى ئۇنتۇپ قالمىساڭمۇ، بىز سىنى ئۇنتۇپ قىلىشتىن پاناھ تىلەيمىز. سەن بىزگە ياخشىلىق ئاتا قىلىۋاتساڭمۇ، بىز ساڭا ئاسى بولاۋاتىمىز. سەن بىزدىن بىھاجەت تۇرۇپمۇ، رەھمىتىڭنى بىزدىن ئايىمايۋاتىسەن. بىز ساڭا مۇھتاج تۇرۇپ يەنە ساڭا ئاسى بولاۋاتىمىز. ئى اللە ! مىسكىنلەرنى ئەيۇ قىلغىن، ئاجىزلارغا رەھىم قىلغىن، ئاسى بەندىلىرىڭنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۈەتكىن! تەۋبىمىزنى قۇبۇل قىلغىن. ئى اللە! سەندىن باشقا بارلىق ئارزۇلىرىمىزنى بىزدىن يىراق قىلغىن. سىنىڭ يولۇڭدىن باشقا بارلىق يوللارنى بىزگە تاقىۋەتكىن. سەندىن باشقا بىزنىڭ ھېچقانداق پەرۋەردىگارىمىز يوق. ئى اللە! دۇئايىمىزنى قۇبۇل قىلىپ بىزنى رازىلىقىڭغا ئېرىشتۈرگىن. ئى ئۇلۇغلۇق ۋە بۈيۈكلۈك ئىگىسى ئاللاھ! ئى مېھرىبانلىق ۋە ياخشىلىق ئىگىسى ئاللاھ! بىزگە ساڭا زىكرى ئېيتىشقا، شۈكرى قىلىشقا ۋە ياخشى ئىبادەت قىلىشقا ياردەم قىلغىن! سېنى رازى قىلىدىغان ئىشلاردا چىڭ تۇرۇشىمىزغا، بىزنى چەيلەيدىغان ۋە سېنى رازى قىلمايدىغان ئىشلاردىن يىراقلىشىشىمىزغا ياردەم قىلغىن! ئى قەلبلەر ۋە كۆزلەرنى باشقۇرغۇچى ئاللا ! قەلبىمىزنى ساڭا ئىتائەت قىلىشقا بۇرىغىن! سەندىن ئىشلاردا مۇستەھكەم بەرقارارلىقنى ۋە ھەق ئۈستىدە چىڭ تۇرۇشنى تىلەيمىز. نېئمىتىڭگە شۈكرى قىلىشنى، ساڭا قىلغان ئىبادەتلەرنى ياخشى ئورۇنداشنى سورايمىز. سەندىن ساغلام دىلنى، راستچىل زىكرىڭگۈي ۋە شۈكرىگۈي دىلنى سورايمىز. سەندىن سەن بىلىدىغان ياخشى نەرسىلەرنى سورايمىز، سەندىن سەن بىلىدىغان يامان نەرسىلەردىن پاناھ تىلەيمىز. ئى ئاللاھ، بىزنى روشەن ھەقىقەت ئۈستىدە بىز ساڭا يولۇققىچە مۇستەھكەم قىلغىن! ئى ئاللاھ! ئاخىرقى تىنىقىمىزغىچە بىزنى دىنىڭدا چىڭ تۇرغۇزغىن! بىزنى دۇنيادىن ياخشىلىق ئۈستىدە ئايرىغىن، دۇنيادىن بىزنى دۇنيا بۇلغىماستىن بۇرۇن ئېلىپ كەتكىن! بىزنى مۇستەھكەم قىلغىن، بىزگە ياردەم بەرگىن، ھەر- بىر ئىسلام يۇرتلىرىدىكى قېرىنداشلىرىمىزغا ياردەم بەرگىن! ئۇلارنى مۇستەھكەم قىلغىن، جاسارەتلىرىنى ئۈستۈرگىن! ئى ئاللاھ، دۇئالىرىمىزنى ئىجابەت قىلغىن! ئامىن.!

## 814. سۇئال: ئەھلى سالىھلارنىڭ دۇئاسى

ئى ھەمدۇساناغا تولىمۇ ھەقلىق، مەدھىيەگە تامامەن لايىق ھەم سازاۋەر بولغۇچى ئىگەم ئاللاھ! ساڭا ئاسمان، زېمىن ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى جىمى مەخلۇقاتىنىڭ سانىچىلىك ۋە ئۇنىڭدىنمۇ كۆپ ھەمدۇسانا ئېيتىمەن، سېنى چىن قەلبىمدىن مەدھىيىلەيمەن ۋە ھىدايەتنىڭ مەشئىلى، ئىنسانىيەتنىڭ ئېپتىخارلىق ئۈلگىسى، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد، دۇئا ۋە سالاملىرىمنى يوللايمەن.

ئى ئاللاھ! ئى ئاللاھ! بارلىق ئىشلىرىمنىڭ كاپالىتى بولغان دىنىمنى مېنىڭ ئۈچۈن تولۇقلاپ بەرگىن. مەئىشىتىم بولغان دۇنيالىقىمنى مېنىڭ ئۈچۈن ياخشىلاپ بەرگىن. قايتىدىغان جايىم بولغان ئاخىرەتلىكىمنى مېنىڭ ئۈچۈن ياخشى قىلىپ بەرگىن. مېنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ خورلۇقلىرىدىن ساقلىغىن.

ئى زەررىچىلىك ياخشىلىقنىمۇ مۇكاپاتسىز قالدۇرمايدىغان كەرەملىك ئاللاھ! ئىككى قوللاپ بېشىم ئۈستىدە كۆتۈرۈپ ساڭا تۇتقان بۇ ئىخلاسىمنى قوبۇل قىلغىن! شۇ ئىخلاسىنىڭ تۈرتكىسى بىلەن ئۇلۇغ دىنىڭغا خىزمەت قىلىش ۋە مۇسۇلمانلىق بۇرچۇمنى ئادا قىلىش يولىدا سىڭدۇرگەن بۇ

ئەرزىمەس مېھنىتىمنى مۇكاپاتسىز قويمىغىن!

ئى ئىخلاس بىلەن مۇھەببەتكە تولۇق سازاۋەر ئاللاھ! ماڭا ئىخلاسنى ۋە ئىزگۇ نىيەتنى زىيادە قىلغىن. ئى ئاللاھ! ئەمەللىرىمدە سېنىڭ رازىلىقىڭ ۋە سېنىڭ مۇكاپاتىڭنىلا تىلەيمەن، بەندىلىرىڭنىڭ قولىرىدىكىدىن قىلچە تامايىم يوق. چۈنكى ئۇلار قانچە قىلسىمۇ سەن بەرگەننىڭ مىڭدىن بىرىنى بېرەلمەيدۇ. بەندىلىرىڭنىڭ ماختىشى، قوللىشى ۋە ئىنئام قىلىشى ھەرگىزمۇ مېنىڭ مۇددىئايىمدىن ئەمەس. ئى ئاللاھ! بارچە تامايىم، ئارزۇ ـ ئارمىنىم ۋە تىلىكىم پەقەت سېنىڭ قولۇڭدىسىگە قارىتىلغاندۇر. سېنىڭ قولۇڭدىكىسىلا ماڭا يېتەرلىكتۇر.

ئى قەلبلەرنى باشقۇرغۇچى ۋە خالىغانچە تەسەررۇپ قىلغۇچى ئاللاھ! قەلبىمگە رىياكارلىقنىڭ پاسكىنا تۇزانلىرىنى، تاماخورلۇقنىڭ رەزىل ئىللەتلىرىنى ھەرگىز دارىتمىغىن! بۇ ئىككى ھالاكەتتىن مېنى قەتئىي يىراق قىلغىن. ئىلمىمنى زىيادە قىلغىن، گۇناھلىرىمنى مەغپىرەت قىلغىن، كەمچىلىكلىرىمنى كەچۈرگىن ۋە مېنى ئۆلگىلىك بەندىلىرىڭ قاتارىدىن قىلغىن!

ئى ئاللاھ! سېنىڭ رازىلىقىڭنى ئىزدەپ، مۇسۇلمان خەلقىمگە خىزمەت قىلىش ۋە ئۇلارغا بۇ مۇقەددەس دىنىڭنى يەتكۈزۈش مەقسىتىدە، يېتەرسىز ئىلمىم ۋە يېتىلمىگەن قابىلىيىتىمگە تەن بەرمەي قىلغان بۇ ئاددى ئىشىمنى دەرگاھىڭدا قوبۇل قىلغىن ۋە ئۇنى مۇسۇلمان خەلقىم ئۈچۈن پايدىلىق قىلىپ بەرگىن.

ئى بىچارىلەرنىڭ يېگانە يۆلەنچۈكى ۋە تايىنىدىغان بىردىن ــ بىر باشپاناھى ئاللاھ! غۇربەت كوچىلىرىدا تىڭىرقاپ يۈرگەن، يۈركلىرى دەرت ــ ئەلەملەر بىلەن تولغان، چىرايلىرى سامانىدەك سارغايغان، بىر قېتىممۇ يۇخادىن چىققۇدەك كۈلەلمىگەن، ئىلىم تەھسىل قىلىش يولىدا يۇرتلىرىدىن ئايرىلىپ چىقىپ ماكانسىزلارغا ئايلىنىپ قالغان ۋە ئۆمرىنىڭ باھار چاغلىرى سەرسانلىقتا بىھۇدە نابۇت بولۇشقا يۈز تۇتىۋاتقان ياشلىرىمىزغا پاناھ بەرگىن، ئۇلارنى نائۇمىت قىلمىغىن، ئۇلارنى ئارمانلىرىغا قاندۇرغىن ۋە ئۇلارنى خەلقىمىزنىڭ مەرىپەت بۇلىقى قىلىپ بەرگىن.

ئى مۇساپىرلارنىڭ قولدىشى ئاللاھ! مۇساپىرلىقتا، سەرسانلىقتا مۈكچەيگەن بەللىمىزنى رۇسلىۋېلىشىمىزغا مەدەت بەرگىن، سارغايغان چىرايلىرىمىزنى ئۇلۇغ پەزلىڭ بىلەن كۈلدۈرگىن، چۈشكۈن روھىيىتىمىزنى رەھمىتىڭ بىلەن كۆتەرگىن، بىزنى بارچە غەملىرىمىزدىن خالاس قىلغىن، ئوقۇغانلىرىمىزدىن مېۋە بېرىش پۇرستىنى بىزگە ئاتا قىلغىن.

ئى يۇسۇپ ئەلەيھىسسالامنى مۇشتاقلىقتىن تولا يىغلاپ كۆزلىرى كۆرمەس بولۇپ قالغان ئاتىسىغا يەتكۈزۈپ بەرگەن شەپقەتلىك ئاللاھ! ھىجران كوچىلىرىدا سۆيگەنلىرى ئۈچۈن تەلپۈنۈپ ئالدىراپ سوقىۋاتقان يۈرەكلەرنى سۆيگەنلىرىگە يەتكۈزگىن.

ئى ئاللاھ! غۇربەت كوچىلىرىدا يورۇق دۇنياغا ئىختىيارسىز كۆز ئېچىۋاتقان كىرسىز پاك قۇندۇزلىرىمىزغا ئاتىلىرىنىڭ كۈنلىرىنى كۆرسەتمىگىن، يۇرتسىزلىق بىلەن غۇبەتچىلىكنىڭ دەرتلىرىنى ئۇلارغا ھەگىز چەكتۈرمىگىن ۋە ئۇلارنىڭ كېلىچىكىنى ئاتىلىرىنىڭكىدىن پارلاق قىلغىن!

ئى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنى نەمرۇدنىڭ ئوت دۆۋىسىدە كۆرىدۇرمەستىن ساقلاپ قالغان ئاللاھ! سىنىڭ ئۇلۇغ دىنىڭنى خۇددى چوغنى تۇتىۋاتقاندەك تەسلىكتە تۇتۇپ تۇرىۋاتقان مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزغا مەدەت بەرگىن!

ئى مۇسا ئەلەيھىسسالامنى پىرئەۋننىڭ سارىيىدا ئىمان بىلەن تەربىيىلەپ يېتىشتۈرگەن قۇدرەتلىك ئاللاھ! زامانىمىز پىرئەۋنلىرىنىڭ خۇداسىزلىق تەربىيىسىگە زورلىنىۋاتقان ئاپئاق قۇنداقتىكى پاك سەبىيلەرنىڭ خۇددى ئاپئاق قەرغەزدەك كىرسىز پاك قەلبلىرىگە ئىمان نۇرىنى بەخش ئەتكىن!

ئى ئاللاھ! بىزنىڭ ئەرشىڭنى تىترىتىۋاتقان ئاھۇ ــزارلىمىزنى تىڭشىغىن! چىكى يوق ئەلەملەردە قېتىپ كەتكەن گۇناھكار بېشىمىزنى ئەپۇ ــرەھمىتىڭ بىلەن سىلىغىن! قاچانلاردىن ساڭا قاقشاپ، تولا يىغلاپ، قۇرۇپ كەتكەن كۆزلىرىمىزنى ئەمدى بىر شاتلىق ياشلىرىدا نەملىگىن!

ئى خەستە جىسمىغا سۇرەت، سۇرەتكە بايان، بايانغا مۇقەددەس تەپەككۇر پەرۋازى بەخش ئەتكۈچى ئاللاھ! بىزگە رەھىم قىلغىن! ئەجداتلىرىمىزدىن، شۇنداقلا يەنە بىزدىن ئۆتەلگەن ھەم ئۆتۈلۈۋاتقان ئىختىيارىي ـ ئىختىيارسىز، چوڭ ــكىچىك بارلىق گۇناھلىرىمىزنى مەغپىرەت قىلغىن ۋە بىزگە ھىدايەت، ئىلىم ـ ھېكمەت بەرگىن! چۈنكى سەن ئەڭ شەپقەتلىك مەغپىرەت قىلغۇچى، ئەڭ كۆپ ئەپۇ قىلغۇچى ۋە ئەڭ كەرەملىك بەرگۈچى بىردىن ــبىر پەرۋەردىگارىمىزسەن.

ئى كېچە جىسمىنىڭ قاقشال ئېتىزلىرىغا تاڭ ئۈمىتىنىڭ رەڭمۇ ــرەڭ مايىسلىرىنى كۆكلەتكۈچى مېھرىبان ئاللاھ! قىسمىتىمىزدىن كۆكلەۋاتقان پايانسىز كېچە سۈكۈناتلىرىنى ئۈمىت ئۇچقۇنلىرى بىلەن يورىتىۋەتكىن! بۇ زۇلمەتلىك دەۋرىمىزدە يېڭى ئۇقۇم مەشئەللىرىگە ئايلىنىپ، بىزدىكى تىڭىرقاش، ۋەھىمىلەرنىڭ شەپقەتسىز، سوغۇق شۇېرغانلىرىنى يىراقلارغا سۈرۈپ تاشلىيالايدىغان يالقۇنلۇق جاسارەت قوياشى ئاتا قىلغىن! بىزنىڭ قۇپ ــقۇرۇق ئېتەكلىرىمىزنى مۇراد شەبنەملىرىنىڭ ھاياتلىق ئۈنچىلىرىگە تولدۇرغىن.

ئى روھقا بەدەن، بەدەنگە قانلار راۋانى ئاتا قىلىپ، راۋانلىقتا يۈرەكلەرنى ھەركەتلەندۈرگۈچى شەپقەتلىك ئاللاھ! سەن بىزنىڭ بىردىن ــبىر مەدەتكارىمىز ۋە ھەقىقىي تەنھا تايانچىمىزسەن. بىزنى بەخت قوياشىغا يولداش قىلغىن! ئازابتىن ئوخچىغان قان ئېقىنلىرىدا ھاياتلىق تۈگمەنلىرنى ماڭدۇرۇپ، قايغۇ ــھەسرەت بىلەنلا مۈڭدىشىپ ياشاۋاتقان قەھرىمان ئانىلىرىمىزنىڭ ئەللەي ناخشىلىرىنى ئاچلىق ۋە مۇھتاجلىقنىڭ ئىپلاس مۈڭلىرىدىن ئازات قىلغىن! قىممەتچىلىك چاقناپ تۇرغان ئەينەك جازىلاردىكى قورچاقلارغا تەلمۈرۈپ، تىرناق تاتىلاۋاتقان بېچارە باللىرىمىزنىڭ ئوماق چىرايىنى مەيۈسلىك تۇزانلىرىدا خىرەلىشىشتىن ساقلىغىن! ئاشۇ بىگۇناھ ، يوقسىز ئەۋلاتلىرىمىزنىڭ ئارزۇ ـ ئارمانلىرىنى باھار رەڭگىدە بېزەپ، دادىلارنىڭ قاتمال كۆكرەكلىرىگە چىڭ يېپىشقىنىچە شىم، كۆينەكنىڭ ۋەيرانە يانچۇقلىرىدىن كۈتىشىۋاتقان ئۈمىت تەڭگىلىرىنى مەڭگۈ چاقناشتىن توختاتمىغىن!

ئى قەلبلەرگە قايناق ھىسلارنى، ھىسلارغا ئاجايىپ خۇشپۇراق ھىدلارنى ئاتا قىلغۇچى ھېكمەتلىك ئاللاھ! جىسمىمىزنى چىرماپ، ھەر نەپەستە شەكىل ئۆستىگە شەكىل ئالماشتۇرۇپ تۇرىدىغان نەپرەتلەردىن بىزنى يىراق قىلغىن! تەبىرسىز چۈشلەرنىڭ ئالۋۇنلۇق يالقۇنلىرىدا قىز ـ ئاياللىرىمىزنى كۆيۈپ كۈل بولۇپ كېتىشتىن ساقلاپ قالغىن! تارازا تۇتقان قوللارنى ۋە تارازىدا تارتىلىۋاتقان بەدەنلەرنى ھالال رىزىققا مۇيەسسەر قىلغىن! ئۆزىنىڭ بىمۇراد ئارمانلىرىنى يېرىم جان جىسمىغا دەپنە قىلىپ، ئىشرەتخور ئەمەلدارلارنىڭ ئويۇن ــكۈلكىسىنى قىزىتىش ئۈچۈن

يېقۇلغۇ بولۇشقا مەجبۇرلىنىشۋاتقان جاپاكەشلىرىمىزنىڭ هوسۇلسىز تەرلىرىنى چىن ئىهتىرامغا ئىگە قىلغىن! ئۇلارنى چېكى يوق تارىخنىڭ باشلىنىش نۇقتىسى بولغان پىلسىرات كۆۋرىكىدىن يالاڭ ئاياق ئۆتۈشتەك ئازابتىن ساقلاپ قالغىن! رەزگە تاماخورلۇققا بېرىلىپ، بۇلغانغان غۇرۇرىمىزنى ئىمان ۋە ئەخلاقنىڭ مۇقەددەس ھەۋزى كەۋسەرلىرىدە غۇسلى قىلدۇرغىن!

ئى ھەرپىتەك مۇقەددەس نېمەتتىن ئۇلۇغۋار ئىجادىيەت ئابىدىلىرىنى تىكلىگۈچى كۈيۈمچان ئاللاھ! سەن بىزنىڭ تەنها پەرۋەردىگارىمىزسەن، ئاھۇ ــزارلىمىزنى ھەممىدىن ئىلگىرى تىڭشىغۇچى، بىزگە قان تومۇرلىرىمىزدىنمۇ بەكرەك يېقىن تۇرغۇچى رەھىم شەپقەتلىك ئىلاھىمىزسەن، ئاشۇ ھەرپلەرنىڭ خۇشپۇراق جەۋھەرلىرى بىلەن ھاياتلىق گۈلزارلىرىدىكى نەۋقىران غۇنچىلىرىمىزغا ھۆسۈن قوشۇۋاتقان ئۇستازلىرىمىزنى مەنىسىز ھايات كەچۈرۈش بەختسىزلىكىدىن يىراق قىلغىن! ئۇلارنى خار ــزەبۇنلۇق خارابىلىرىدە ئىز ـ دېرەكسىز يوقۇلۇشتىن ساقلىغىن! جاهالەتكە پۈركەنگەن گۈمبەز مۇنارلىرىمىزدا ئىلىم ــمەرىپەتنىڭ مۇقەددەس ئەزانلىرىنى ياڭراتقىن!

ئى زامان ۋە ماكانلار ئارىسىدا مۇساپىلەرنى ئورناتقۇچى، بېسىلغان قەدەملەرگە جۇشقۇنلۇق، مۇساپىلەرگە مۇشتاقلىق ئاتا قىلغۇچى قەدىردان ئاللاھ! بىزنى سەپەرسىز ھەم مەنزىلسىز مۇساپىلەرنىڭ ئازابلىرىدىن ساقلىغىن! ئەگرى يوللاردا راۋان ھارغىن قەدەملىرىمىزنى خىجالەت تۇزانلىرىدىن پاكلىنىشقا تەۋپىق قىلغىن! ئازغۇنلۇقتا مۆكچەيگەن ئەما سەۋىرچانلىقىمىزنى يول ئۈستىدە دەلدۈكۈشتىن ساقلاپ، قەددىنى ھەم يوللىرنى رۇسلىۋېلىشقا مۇۋەپپەق قىلغىن!

ئى مۇھەببەتنىڭ سەرچەشمىسى، مىسكىن كۆزلەرنى شىرىن چۈشلەر بىلەن چاقناتقۇچى سۆيۈملۈك ئاللاھ! بۇرۇقتۇم كۈلبىمىزگە ئەرشىڭنىڭ مۇھەببەتلىك مەيىن شامالىرىنى باشلايدىغان كۆڭگىرلەرنى ئاچقىن! نەپرەتنىڭ قىڭغىر بارماقلىرىدا ئىلانگۈچ ئۈچۈۋاتقان مۇئەللەق قەدەملىرىمىزنى ئىمان ۋە ئىخلاسنىڭ مۇقەددەس تۇپراقلىرىدا مەھكەم دەسسەپ تۇرۇشقا مۇيەسسەر قىلغىن! ئانا رەھمىدە پاك، مىننەتسىز قانلارنى شۇمۇرگەن قىز، ئوغۇللىمىزنىڭ قەلبلىرىنى چىن ئىمان ۋە مۇھەببەتنىڭ قايناق بۇلاقلىرىغا ئايلاندۇرۇپ بەرگىن!

ئى قوپال ـ قاتمال تىللارغا پىلىدەك يۇمران بايان ئاتا قىلغۇچى ئاللاھ! بايانىنىڭ مۇنبەت ئېتىزلىرىغا يېڭى ئۇقۇم مايسىلىرىنى كۆكلەتكىن! باھاردەك نەۋقىران ئۆمرىنىڭ ئاق ۋاراقلىرىغا پارلاق ئىستىقبالىنى پۈتىۋاتقان ياشلىرىمىزنىڭ غۇبارسىز، پاك جىسمىنى نائۇمىتلىك داغلىرىدا كىر بولۇشتىن ساقلىغىن! ئۇلارنىڭ ئىجتىمائىي ئالقانلىرىنى جاهالەت پىرىنسىپلىرى جاراھەت قىلىشتىن ئىلگىرى زامان گەردىشىنىڭ ئۇزەڭگىلىرىنى ئۆز ئىلكىدە تۇتۇپ تۇرالايدىغان قىلغىن!

ئى بارلىق نىدالارنى تىڭشىغۇچى ئاللاھ! بىزنىڭ ساداسىز نىدالىرىمىزنى ئاڭلىغىن! ئۈمىت چاڭقاقلىقىدا يېرىلغان لەۋلەرگە ۋىسال شارابى، تېرىك كۆمۈلگەن جاسارەت ھەم شىجائەتلەرگە ساما پەرۋازى ئاتا قىلغىن! ھىس تۇيغۇلىرىمىزدىكى پىنھان ئارمانلارنىڭ تىلسىملىرىنى يېشىپ، مەيۈسلىكنىڭ نامرات يوللىرىغا يېڭى بەخت فۇنتانلىرىنى ئورناتقىن!

ئى بىر لەھزىدە بەخت ياراتقۇچى ئاللاھ! كەلگۈسى لەھزىلەرنى ئۈزىغان لەھزىلەردىن پارلاق قىلغىن! ئۇنى جەبىر ـ زۇلۇملارنىڭ مۇشەققەتلىك پەسىللىرىدە پىشىپ يېتىلگەن مەڭگۈلۈك ۋىسال باھارى سۈپىتىدە ئەۋلاتلىرىمىزغا مەنسۇپ قىلغىن!

ئى دەرتمەنلەرنىڭ غەمگۇزارى، ئاجىزلارنىڭ باشپاناھى ئاللاھ! سەنلا بىزنىڭ ھەقىقىي

پەرۋەردىگارىمىزسەن، قايغۇ ـ ھەسرەت زۇلمەتلىرىدە سەنلا بىزنىڭ نۇرلۇق قوياشىمىزسەن، زۇلۇم، تەھدىت، ۋەھىمىلەردە سەنلا بىزنىڭ سەبىر، تاقەت، قەلب تەسكىنىمىزسەن، دۇنيادا سەندىن باشقا ھېچ قانداق يۆلەنچۈكىمىز يوق.

ئى بىچارىلەرنىڭ نالە ـ پەريادلىرىنى ئاڭلىغۇچى، ئۇلارنىڭ قىيىنچىلىقلىرىنى ھەل قىلغۇچى، بەندىلىرىگە ئۇلارنىڭ جان تومۇرلىرىدىنمۇ بەك يېقىن تۇرغۇچى، مېھرى ـ شەپقەتلىك، قەدىردان ئاللاھ! دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى خورلىنىۋاتقان مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزنىڭ دەردىگە دەرمان، رەنجىگە شىپا بولغىن. زالىملارنىڭ ئۇلارنى خورلىشىغا، كەمسىتىشىگە ۋە بوزەك قىلىشىغا يول بەرمىگىن.

ئى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا نۇسرەت بەرگەن ۋە ئۇنىڭ شەنىنى يۈكسەلتكەن ئاللاھ! مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۈممەتلىرى بولغان ئىسلام مىللىتىگە نۇسرەت بەرگىن ۋە ئۇلارنىڭ شەنىنى ئۈستۈن قىلغىن!

ئى مۆئمىنلەرنىڭ مەدەتكارى ئاللاھ! دىنىمىزغا نۇسرەت بەرگىن، مۇسۇلمانلارنى قايتا ئىززەتلىققا ئېرىشتۈرگىن، ئۇلارنىڭ يۈتىرىپ قويغان سەلتەنىتىنى بىلەن پارلاق ئالتۇن دەۋرىنى قايتۇرۇپ بەرگىن! ئامىين ! ئامىين ! ئى سوزۇلغان قوللارنى قۇرۇق قايتۇرمايدىغان كەرەملىك ئىلاھىم ئامىين !

ئى ئاللاھ! دۇئايىمنى ساڭا ھەمدۇسانا ئېيتىش، پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا دۇرۇد، دۇئا ۋە سالام يوللاش، شۇنداقلا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىغا، ساھابىلىرىغا ۋە ئۇنىڭ يولىنى داۋاملاشتۇرۇپ كەڭەن، ھەمدە تاقىيامەتكىچە شۇنداق داۋاملاشتۇرىدىغان مۆئمىن، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىمىزغا مەڭگۈلۈك ئامانلىق ۋە يوقىرى مەرتىبىلەر تىلەش بىلەن تۈگىتىمەن.

### 815. سۇئال: قۇرئان كەرىمنى تامام قىلغاندا ئوقۇلىدىغان دۇئا

ئەي بۇ كائىناتنى يوقتىن بار قىلغان، يېگانە ساھىبى ۋە مۇستەقىل مالىكى بولغان رەببىمىز ئاللاھ، ئەي بىزگە سان ساناقسىز، مىننەتسىز نېئمەتلەرنى بەرگەن، تۈرلۈك ياخشىلىقلارغا، گۈزەل ھاياتقا يېتەكلىگەن، بىزگە بەكمۇ رەھىم قىلغۇچى ئەپۇ قىلغۇچى رەببىمىز ئاللاھ، سەندىن رەھمىتىڭنى ۋە مەغپىرىتىڭنى تىلەيمىز، يالغۇز سېنىڭ رىزالىقىڭغا ئېرىشمەك ئۈچۈن، سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شاپائىتىگە ئېرىشمەك ئۈچۈن، قۇرئان كەرىمنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئۆرنەك قىلىپ ياشىماق ئۈچۈن، ئۇنىڭ ياخشىلىقىدىن، رەھمىتىدىن، شاپائىتىدىن ئۈمىت قىلىپ قۇرئان كەرىمنى تىلاۋەت قىلدۇق. خەتمە قىلدۇق. دەرگاھىڭدا قوبۇل قىل. بۇ جەرياندا ھاسىل بولغان ئەجىر ۋە ساۋاپنى ھەزرىتى سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىز، خوجىمىز، مۇھەممەد مۇستاپا سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئەزىز روھى پاكلىرىغا ھەدىيە قىلدۇق. سۆيۈملۈك پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئائىلە تاۋاباتلىرى، ئەزۋاجى كىراملىرى، ئەھلى بەيتى، ساھابى كىراملىرى، تابىئىنلىرى تەبىە تابىئىنلىرى، دىنىنىڭ مۇشتەھىد ئالىملىرى، سالىھلىرى، ئابىدلىرى، زاھىدلىرى، شاكىرلىرى ۋە بۇ قۇرئان كەرەمنى ئەلدىن ـ ئەلگە، دىلدىن ـ دىلغا ئۇلاشتۇرغان، بىزگىچە ئۇلاشتۇرغان، زاماننىڭ ئەۋۋىلىدىن ھازىرغىچە دۇنيادىن ئۆتكەن قارىلىرى ھاپىزلىرىنىڭ روھى پاكلىرىغا ھەدىيە قىلدۇق. ئەي ئاللاھ، ئىسلامغا ۋە مۇسۇلمانلارغا ياردەم قىلغىن. ئۇلارغا كۈچ ـ قۇۋۋەت بىرلىك، ئىتتىپاقلىق ئاتا قىلغىن. بىزنىڭ دۇنيا ۋە

ئاخىرەتىمىزگە ئىگە بولغىن. بىزنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ  ياخشىلىقلىرىغا ئېرىشتۈرگىن، بىزنىڭ ئاتا-ئانىمىز، بوۋىمىز ۋە پۈتۈن مۆئمىن قېرىنداشلىرىمىزنىڭ گۇناھلىرىنى كەچۈرگىن، ئەپۇ قىلغىن. ئەۋلاتلىرىمىزنى توغرا يولغا باشلىغىن.  شۈبھىسىزكى سەن بىزنىڭ دۇئالىرىمىزنى ئىشتكۈچى ۋە  قوبۇل قىلغۇچىسەن. قىلغان بۇ دۇئالىرىمىزنى كەبەئى مۇئەززىمىدە، ئەرەپاتتا، مۇزدەلىپىدە، مىنادا ۋە ھۇزۇرى رەسۇلۇللادا   قوبۇل بولغان دۇئالار قاتارىدا قوبۇل قىلغىن. ئامىن. بىرەھمەتىكە يا ئەرھەمەر راھىمىن.

# ئىككىنچى جىلد. ئەخلاق ۋە ئائىلە

بسم الله الرحمن الرحيم

# توققۇزىنچى بۆلۈم. ئىسلامىي ئەخلاق

## بىرىنچى باپ. ئىبادەت ۋە ئەخلاق

### 816. سوئال: دىن بىلەن ئىبادەتنىڭ مۇناسىۋىتى

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام: «مەن گۈزەل ئەخلاقنى مۇكەممەللەشتۈرۈش ئۈچۈن پەيغەمبەر قىلىپ ئەۋەتىلدىم» دېگەن ئۇلۇغ سۆزى بىلەن ئۆزىنىڭ پەيغەمبەر قىلىنىشىنىڭ تۈپ نىشانى ۋە چاقىرىقىدىكى روشەن پروگراممىسىنى ئېنىق ئىپادىلەپ بەردى.

ئىسلامدا ئوتتۇرىغا قويۇلغان، ھەم ئىماننىڭ ئاساسى ھېسابلانغان ئىبادەتلەر ئىنساننى چۈشىنىكسىز غەيب ئىشلارغا باغلايدىغان مەۋھۇم پائالىيەت ۋە مەنىسىز ھەرىكەت ئەمەس. ئىسلام كىشىلەرنى تەكلىپ قىلغان ئىبادەتلەر كىشىلەر ئالدىدىكى شارائىت قانچىلىك ئۆزگەرسۇن، گۈزەل ئەخلاقتا چىڭ يېپىشىپ توغرا ئەخلاق بىلەن ياشاشقا ئادەتلەنسۇن ئۈچۈن تەكرارلانغان مەشىق. ئىنسان تەنتەربىيە ئارقىلىق جىسمانىي ساغلاملىقنا ئېرىشسە، ئىبادەتلەر ئارقىلىق ئېسىل روھى ۋە گۈزەل ئەخلاقنى ساقلاپ قالىدۇ. قۇرئان ۋە ھەدىس بۇ ھەقىقەتلەرنى ئېنىق يورۇتۇپ بېرىدۇ، مەسىلەن: ئاللاھ تائالا ناماز ئوقۇشقا بۇيرىغاندا ئۇنىڭ ھېكمىتىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: «نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ.» [سەرە ئەنكەبۇت 45. ئايەت]

ناچار ئىشلاردىن يىراق بولۇش يامان سۆز ۋە يامان ئىشلاردىن خالى بولۇش، نامازنىڭ ھەقىقىتى. پەرز قىلىنغان زاكات مالدىن ئېلىنىدىغان باج ئەمەس، بەلكى مۇھىمى ئۇ كىشىلەر ئارىسىدا كۆيۈنۈش ۋە مېھرىبانلىقنى بارلىققا كەلتۈرۈش، ئۆزئارا مۇناسىۋەت ۋە دوستلۇق ئالاقىسىنى مۇستەھكەملەش ۋاستىسى. قۇرئان كەرىم زاكات ئېلىشنىڭ ماھىيىتىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «(ئى مۇھەممەد!) ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنى سەدىقە ھېسابىدا ئالغىنكى، ئۇنىڭ بىلەن ئۇلارنى گۇناھلاردىن پاكلىغايسەن ۋە ياخشىلىقلىرىنى كۆپەيتكەيسەن.» [سۈرە تەۋبە 103. ئايەت] كۆڭۈلنى روھى كەمچىلىكنىڭ كىرلىرىدىن پاكلاش، جەمئىيەت بىلەن بىرگە ئەخلاقى ئاڭنى يۈكسەلدۈرۈش زاكاتنىڭ بىرىنچى ھېكمىتى.

شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمان بىرىشكە تېگىشلىك سەدىقە دېگەن سۆزنىڭ دائىرىسىنى ناھايىتى كەڭ قىلىپ چۈشەندۈرگەن بولۇپ، ئۇ مۇنداق دېگەن: «قېرىندىشىڭنىڭ چىرايىغا كۈلۈپ قارىشىڭ سەدىقە، ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسىشىڭمۇ سەدىقە، يولدىن ئېزىپ قالغان كىشىگە يول كۆرسىتىپ قويىشىڭمۇ سەدىقە، يولدىن زىيانلىق نەرسىلەرنى تىكەن ۋە ئۇستىخانلارنى ئېلىۋېتىشىڭ سەدىقە، قاچاڭدىن قېرىندىشىڭنىڭ قاچىسىغا سۇ تۆكۈپ بېرىشىڭمۇ سەدىقە، كۆزى ئاجىز كىشىلەرگە يول كۆرسىتىپ بېرىشىڭمۇ سەدىقە.»

ئۆزئارا زىددىيەت ۋە گاڭگىراش ئىچىدە ئۆزۈن تۇرغان سەھرا مۇھىتىدا بۇنداق تەلىماتلارنىڭ

بولۇشى زۇلمەتلىك جاھىلىيەتتىكى ئەرەپلەرنى يېتەكلەش ئۈچۈن يولغا قويغان ئاشۇ ئالى غايىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئىسلام دىنى رامىزاننىمۇ يولغا قويدى ۋە ئۇنى بىر قىسىم يېمەك ـ ئىچمەكتىن ۋاقىتلىق مەھرۇم بولۇش دەپ قارىمىدى. بەلكى ئۇنى كۆڭۈلنى خاتا قىزىقىشلىرىدىن چەكلەپ، ھېسسىياتنى كونترول قىلىشنىڭ يولى دەپ قارىدى. بۇنىڭ دەلىلى سۈپىتىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى روزىدار تۇرۇپ يالغان سۆزلەش ۋە ساختا ئىش قىلىشنى تەرك ئەتمەيدىكەن، الله تائالا ئۇنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكنى تەرك ئېتىشىگە موھتاج ئەمەس (يەنى ئۇنداق روزا تۇتقانىنىڭ نېمە پايدىسى!) (بۇخارى1903)

يۇقىرىدا ئۆتكەن ئىسلامنىڭ ئاساسى ھېساپلانغان بىر قىسىم ئىبادەتلەرنىڭ قىسقىچە چۈشەندۈرۈلىشىدىن دىن بىلەن ئەخلاقنىڭ مۇناسىۋىتىنىڭ نەقەدەر مۇستەھكەم ئىكەنلىكىگىنى كۆرىۋالالايمىز. بۇ ئىبادەتلەر ماھىيەت ۋە كۆرۈنۈشتە بىر ـ بىرىگە ئوخشىمىسىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «مەن گۈزەل ئەخلاقنى كامالەتكە يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم» دېگەن سۆز بىلەن كۆرسىتىپ بەرگەن ئاساسي نىشاندا ئۆزئارا بىر نۇقتىدىن چىقىدۇ.

ناماز، روزا، زاكات، ھەج قاتارلىق ئىسلامى ئىبادەتلەر مۇسۇلمانلار يەتمەكچى بولغان مۇكەممەللىكنىڭ شوتىسى، ھاياتلىقنى قوغداش ۋە يۈكسەلدۈرۈشتىكى ھەرىكەتلەندۈرگۈچ كۈچ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىبادەتلەرنىڭ بۇ تەرتىپىگە دىندا ناھايىتى چوڭ ئورۇن بېرىلگەن.

مۇسۇلمان كىشى شۇ ئىبادەتلەر ئارقىلىق قەلبىنى پاكلاپ، روھىنى ساپلاشتۇرالمىسا، ئاللاھ ۋە كىشىلەر بىلەن بولغان مۇناسىۋەتنى ياخشىلىيالمىسا ئۇ كىشى توغرا ئۇنۇم قازىنالمىغان، خاتالاشقان بولىدۇ.

## 817ـ سۇئال: گۈزەل ئەخلاق مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەرلىكنىڭ غايىسىدۇر

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن ئېسىل ئەخلاق پەزىلەتلەرنى تولۇقلاش ئۈچۈن ئەۋەتىلدىم. (مالىك: 1609) ئەخلاق پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلىشىنىڭ غايىسى بولغان، يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئىنسانلارنىڭ ئەخلاقىنى ئىسلاھ قىلىش ۋە گۈزەل ئەخلاقلارنى تولۇقلاش ئۈچۈنلا ئەۋەتىلگەن. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پەقەت ئەخلاق ئۆگىتىش ئۈچۈنلا پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەنمۇ؟ دەپ ھەيران بولغۇچىلارغا ئېيتىمىزكى، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا: « بىز سېنى پەقەت ئالەملەرگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتتۇق» [ سۇرە ئەنبىيا 107ـ ئايەت] دەيدۇ. رەھمەت سۆزى لۇغەتتە كۆيۈنۈش، مېھرىبانلىق، شەپقەت، رەھىمدىللىق دېگەن مەنىلەرنى ئىپادىلەيدۇ. رەھمەت سۆزىنى مەشھۇر تىلشۇناس ئالىم ئابدۇلقاھىر جۇرجانىي "باشقىلارغا ياخشىلىق يەتكۈزۈش "دەپ تەرىپلىگەن. ئىسلاھاتچى ئالىم ئىبنى قەييىم جەۋزىي " جاپا تارتىسىمۇ، كۆڭلى خالىمىسىمۇ باشقىلارغا مەنپەئەت يەتكۈزۈشنى تەقەززا قىلىدىغان سۈپەت "دەپ تەرىپلىگەن.

## 818ـ سۇئال: ئەخلاقنىڭ ئىبادەتتىن موھىملىقى

ئەخلاق ئىبادەتتىن مۇھىم. چۈنكى پۈتۈن ئىبادەتلەرنىڭ ئەڭ ئاساسلىق غايىسى ۋە مېۋىسى پەقەت ئەخلاقنى ئىسلاھ قىلىش ۋە شۇ ئارقىلىق ئاللاھ تائالا بۇيرىغان بەندىچىلىكنى ئادا

قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. ئەگەر شۇنداق بولمىسا ئىبادەتلەرنىڭ ھەممىسى تەنتەربىيە ھەرىكەتلىرىدىن پەرقى بولماي قالىدۇ. ياخشى ئەخلاق ياكى گۈزەل ئەخلاق ئەڭ ساۋابلىق ئىبادەت قاتارىدىن سانىلىدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى مۇئمىننىڭ تارازىسىدا ئېسىل ئەخلاقتىنمۇ ئېغىرراق توختايدىغان بىر نەرسە يوقتۇر. الله تائالا سەت گەپ قىلىدىغان، ئاغزى بۇزەپ كىشىلەردىن بەكمۇ نەپرەتلىنىدۇ. (تىرمىزى: 2002)

دىنىمىزنىڭ بۇيرىغان ۋە توسقانلىرىنىڭ ھەممىسى ئىنسانلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختلىك قىلىشنى ۋە ئىنسانلارنى ئەڭ ئېسىل ئەخلاقلارغا ئېرىشتۈرۈشنى مەقسەت ۋە غايە قىلغان. ئىنسانلار دىنىمىزدا بۇيرۇلغانلارنىڭ ھەممىسىگە تولۇق ئەمەل قىلىدىغان بولسا ئەلۋەتتە ئۇلار ئەڭ گۈزەل ۋە ئەڭ ئېسىل ئەخلاقلارغا ئىگە بولغان بولىدۇ. چۈنكى دىنىمىزنىڭ بۇيرۇغانلىرى ۋە توسقانلىرىنىڭ ھەممىسى ئىنسانلارنى ئۆزلىرىگە، ئائىلىسىدىكىلەرگە، ئەتراپىدىكىلەرگە، جەمئىيەتكە، مۇھىتقا ۋە پۈتۈن ئىنسانىيەتكە زىيانلىق بولغان بارلىق ناچار ئەخلاق ۋە يامان خۇيلاردىن يىراقلاشتۇرۇپ پايدىلىق ئىشلارغا يۈزلەندۈرىدۇ. شۇڭا ئەڭ ياخشى مۇسۇلمان ئەڭ ئەخلاقلىق كىشى دېيەلىكتۇر.

## 819- سۇئال: ئىبادەتلەرنىڭ نېگىزى ئەخلاقتۇر

دىنىمىزدا بۇيرۇلغان ئىبادەتلەر ئەينى ۋاقىتتا ئىنسانلارنىڭ ئەخلاقىدىكى قىڭغىرلىقلارنى تۈزىتىش رولىنى ئوينايدۇ. مەسىلەن: ئىبادەتلەرنىڭ بېشى بولغان ناماز ھەققىدە ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: « ھەقىقەتەن ناماز قەبىھ ئىشلاردىن، گۇناھلاردىن توسىدۇ.» [ئەنكەبۇت 45- ئايەت] دەيدۇ. مەلۇمكى، قەبىھ ئىشلار بىلەن گۇناھلار ناچار ئەخلاقنىڭ نەتىجىسىدۇر. تەلەبكە لايىق ھالدا، سەممىمي نىيەت بىلەن ئادا قىلىنغان ناماز يامان ئەخلاقلاردىن چوقۇم توسىدۇ ۋە ياخشى ئەخلاقلارغا يېتەكلەيدۇ. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، سىزنىڭ نامىزىڭىز سىزنى ئىنسانلارغا رەھىم شەپقەتلىك قىلالمىسا، سىز ناماز ئوقۇپ ئۇنىڭ مېۋىسىنى كۆرەلمىگەن بولىسىز. زاكاتنىڭ غايىسى ۋە مېۋىسى مەقسەت گۈزەل ئەخلاقنى يېتىلدۈرۈشتۇر. چۈنكى ئۆزىنى زاكات ۋە سەدىقىلەرنى بېرىشكە ئادەتلەندۈرگەن ئادەم يوقسۇللارغا ئىچ ئاغرىتىش ۋە شەپقەت قىلىشنى، شۇنداقلا سېخىيلىقنى ئۆگىنىدۇ. زاكاتنىڭ بۇيرۇلۇشىنىڭ غايىسى ھەققىدە قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: « ئۇلارنى گۇناھلاردىن پاكلاش ۋە ياخشىلىقلىرىنى كۆپەيتىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ماللىرىنىڭ بىر قىسمىنى زاكات ھېسابىدا ئالغىن». ئايەتتىكى ياخشىلىقلىرىنى دېگەن ئىبارە، زاكاتنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى بارلىق ياخشىلىقلارنى كۆپەيتىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ. سېخىيلىق ۋە مەردلىكتىن ئىبارەت گۈزەل ئەخلاقمۇ زاكات كۆپەيتىپ بېرىدىغان ياخشىلىقلاردىن بىرىدۇر. گۈزەل ئەخلاقتا چوقۇم ئىبادەتنىڭ ساۋابى بار. روزىنىڭ بۇيرۇلۇشىنىڭ غايىسى ھەققىدە قۇرئان كەرىم مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆئمىنلەر ! گۇناھلاردىن ساقلىنىشىڭلار ئۈچۈن، سىلەردىن ئىلگىرىكىلەرگە روزا پەرز قىلىنغاندەك، سىلەرگىمۇ رامىزان روزىسى پەرز قىلىندى. » ئايەتتىكى «گۇناھلاردىن ساقلىنىشىڭلار» ئۈچۈن دېگەن ئىبارە، روزىنىڭ ئىنساننى گۇناھتىن يىراق تۇرىدىغان ۋە ياخشىلىقنى سۆيىدىغان گۈزەل ئەخلاققا ئېلىپ بارىدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدۇ.

يۇقىرىقى ۋە باشقا پۈتۈن ئىبادەتلەر، مۇسۇلمانلار يەتمەكچى بولغان مۇكەممەللىكنىڭ شوتىسى ۋە گۈزەل ئەخلاقلارغا ئادەتلىنىشنىڭ يولىدۇر. ئورۇنلىغۇچىسىغا بۇ دۇنيادا پايدىسى بولمىغان ئىبادەتلەرنىڭ ئاخىرەتتە ئۇنىڭغا پايدا يەتكۈزەلىشىنى تەسەۋۋۇر قىلغىلى بولمايدۇ.

## 820- سوئال: ئىبادەت بىلەن ئەخلاق ئايرىلمايدىغان بىر پۈتۈنلۈك

ئىنسان تەنتەربىيە ئارقىلىق جىسمانىي ساغلاملىقنى ئىزدىسە، ئىبادەتلەر ئارقىلىق روھىي گۈزەللىكلەرگە ۋە گۈزەل ئەخلاقلارغا ئىرىشىدۇ. بەزى كىشىلەر مەسجىدتە ناھايىتى ئەخلاقلىق، ئەمما مەسجىدنىڭ سىرتىدا، جەمئىيەتتە، ئائىلىسىدە، ئىش ئورنىدا، ئۇ باشقا ئىنسان...

ئىبادەت بىلەن ئەخلاق ئوتتۇرىسىدىكى مۇنداق چوڭ ئايرىلىش نەتىجىسىدە، ئىسلام دۇنياسىدا، مۇنداق ئىككى خىل ئىنسانلار مەۋجۇد :

بىرى، ئەخلاقى ناچار، ئەمما ئىبادەتلىرىنى ۋاقتىدا ئورۇندايدىغانلار.

يەنە بىرى، ئەخلاقى ياخشى، ئەمما ئىبادەتلەرنى ياخسى ئورۇندىمايدىغانلار. جەمئىيەتتە بەزى كىشىلەر باركى، ئۇلار مۇئامىلە ئىشلىرىدا ناھايىتى راستچىل، دۇرۇس ۋە ئىشەنچلىك، ئەمما ناماز ئوقۇمايدۇ. يەنە بەزى كىشىلەر باركى، ئۇلار ئىبادەتلەرگە ناھايىتى ھېرىسمەن بولسىمۇ، ئەخلاقى ناچار بولغانلىقتىن بىرىنى ئالدايدۇ، يەنە بىرىگە ئازار قىلىدۇ. بۇ ئىككى پىرقىنىڭ ھېچقايسىسى ئىسلامدىن ئەمەس ! سۇ بىلەن ئوت بىرلىشەلمىگەندەك، تەلەپكە لايىق ئورۇندالغان ئىبادەت بىلەن يامان ئەخلاق بىرلىشەلمەيدۇ. قۇرئان كەرىم بەختكە ئېرىشىدىغان ھەقىقىي مۆئمىنلەرنىڭ سۈپەتلىرىنى بايان قىلغان جىمى ئايەتلەردە، ئۇلارنىڭ ئەخلاقى بىلەن ئىبادىتىنى ماختىغان. مەسىلەن: مۇمىنۇن سۈرىسىدە مۇنداق كەلگەن:

«مۆئمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى. ئۇلار شۇنداق مۆئمىنلەركى نامازلىرىدا ئالالاھنى ئۇلۇغلىغانلىقتىن ئۇنىڭدىن ئەيمىنىپ تۇرغۇچىلا ردۇر.» بۇ ئىبادەت.

« ئۇلار بىھۇدە سۆز، بىھۇدە ئىشتىن يىراق بولغۇچىلاردۇر» بۇ ئەخلاق.

« ئۇلار زاكات بەرگۈچىلەردۇر.» بۇ ئىبادەت.

« ئۇلار ئەۋرەتلىرىنى ئۆزلىرىنىڭ ئاياللىرىدىن، چۆرىلىرىدىن باشقىلاردىن (يەنى ھارامدىن) ساقلىغۇچىلاردۇر.» بۇ ئەخلاق.

« ئۆز ئاياللىرى ۋە چۆرىلىرى بىلەن جىنسىي يېقىنچىلىق قىلغۇچىلار.» مالامەت قىلىنمايدۇ. «بۇنىڭ سىرتىدىن جىنسىي تەلەپنى قاندۇرۇشنى تەلەپ قىلغۇچىلار ھەددىدىن ئاشقۇچىلاردۇر.»، «ئۇلار ئۆزلىرىگە تاپشۇرۇلغان ئامانەتلەرگە ۋە بەرگەن ۋەدىسىگە رىئايە قىلغۇچىلاردۇر.» بۇ ئەخلاق.

« نامازلىرىنى ۋاقتىدا، تەلەپكە لايىق ئادا قىلغۇچىلاردۇر.» بۇ ئىبادەت.

قۇرئان كەرىم يەنە ئاللاھنىڭ سۆيگۈسىگە ئېرىشكەن بەندىلەرنىڭ سۈپەتلىرىنىمۇ ئۇلارنىڭ ئىبادىتى ۋە ئەخلاقى بىلەن بىرگە بايان قىلغان. مەسىلەن: فۇرقان سۈرىسىدە مۇنداق كەلگەن: «مەرھەمەتلىك ئاللاھنىڭ ياخشى كۆرىدىغان بەندىلىرى، زېمىندا ئۆزلىرىنى تۆۋەن تۇتۇپ تەمكىنلىك بىلەن ماڭىدۇ، نادانلار ئۇلارغا نالايىق سۆز قىلسا، ئۇلارغا، "سىلەرگە ئامانلىق تىلەيمىز "دەيدۇ ۋە ئۇز يولىغا داۋام قىلىدۇ.» بۇ ئەخلاق.

« ئۇلار كېچىلەرنى پەرۋەردىگارىغا سەجدە قىلىش ۋە ئۇزۇن ئۇزۇن قىيامدا تۇرۇپ ناماز ئوقۇش بىلەن ئۆتكۈزىدۇ.» بۇ ئىبادەت.

« ئۇلار "پەرۋەردىگارىمىز! بىزدىن جەھەننەم ئازابىنى يىراق قىلغىن، جەھەننەمنىڭ ئازابى ھەقىقەتەن سىنىڭ دۈشمەنلىرىڭدىن ئايرىلمايدۇ.» بۇ ئىبادەت.

« جەھەننەم ھەقىقەتەن يامان قارارگاھتۇر، يامان جايدۇر. ئۇلار خىراجەت قىلغاندا،

ئىسراپچىلىقمۇ قىلمايدۇ، بېخىللىقمۇ قىلمايدۇ، ئوتتۇراھال خىراجەت قىلىدۇ.» مانا بۇ ئەخلاق.

**821- سۇئال: ئىبادەتتىن ئەخلاقى نېسۋە ئالالمىغانلار قىيامەتتە قۇرۇق قول قالىدۇ**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كۈنى ساھابىلىرىدىن كىمنىڭ قۇرۇق قول قالغان كىشى ئىكەنلىكىنى بىلەمسىلەر دەپ سورىغاندا، ساھابىلار: "ھېچقانداق مال ـ مۈلكى بولمىغان كىشىنى قۇرۇق قول قالغان كىشى، دەيمىز "دەيدۇ. بۇ ۋاقىتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «قىيامەت كۈنى بىراۋ ناماز، زاكات ۋە روزا بىلەن كېلىدۇ. ئەمما بىرىنى تىللىغان، بىرىگە تۆھمەت چاپلىغان، بىرىنىڭ مېلىنى يەۋالغان، بىرىنىڭ قېنىنى تۆككەن، بىرىنى ئۇرغان بولۇپ، ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرى شۇلارغا ئېلىپ بېرىلىدۇ. ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرى تۈگىسە، ئۇلارنىڭ گۇناھلىرى ئۇنىڭغا ئارتىلىدۇ. ئاندىن ئۇ دوزاخقا تاشلىنىدۇ. مانا بۇ، مېنىڭ ئۇممىتىمنىڭ قۇرۇق قول قالغۇچىسىدۇر » دېگەن. ھەدىستە كۆرگىنىمىزدەك، ئىبادەتلەرنىڭ قوبۇل بولماسلىقىنىڭ ۋە ئاخىرەتتە ئەسقاتماسلىقىنىڭ بىردىنبىر سەۋەبى يامان ئەخلاقلاردۇر !

**822- سۇئال: روھى دۇنياسى گۈزەل بولغانلارنىڭ ئىش ھەرىكەتلىرىمۇ گۈزەل بولىدۇ**

ئىنسان روھىي دۇنياسىنى گۈزەل ئەدەپ ـ ئەخلاق بىلەن زىننەتلىگەندىلا جەمئىيەتتە ئىش ـ ھەرىكىتى گۈزەل، سۆز ـ ئىپادىسى گۈزەل، مۇھىتى گۈزەل بولالايدۇ. ئىپپەت ـ ھايالىق، گۈزەل غايىلىك، قايتماس ئىرادىلىك، چىدام ـ غەيرەتلىك، سەۋرى ـ تاقەتلىك، تىرىشچان، سەممىي ـ ساداقەتلىك، كەمتەر، ئىشچان، ئەپۇچان، مۇلايىم، ئېغىر ـ بېسىق، روھىي دۇنياسى مۇكەممەل ئادەم بولالايدۇ. ئەكسىچە، ئەدەپ ـ ئەخلاق تەربىيىسىگە سەل قارالسا گۈزەللىك سەتلىككە، ياخشىلىق يامانلىققا ئايلىنىپ ئۆزگىرىدۇ. ئەخلاقسىز ئادەم يامان ئىش، يامان خۇي، يامان ئىللەتنى ئادەتكە ئايلاندۇرۇۋالىدۇ. مۇنداقلار ئىش ـ ھەرىكىتى ئەسكى، سۆزلىرى قوپال، بىھايا، پەسكەش، نومۇسسىز، ۋىجدانسىز، رەھىمسىز، ساختىپەز، ۋاپاسىز، يالغانچى، ئالدامچى، ئاچكۆز، نەپسانىيەتچى، مەنمەنچى، چېقىمچى، بېخىل، جېدەلخور.... قاتارلىق يامان يوللارغا كىرىپ قالىدۇ. نەتىجىدە، ئائىلىنىڭ خاتىرجەملىكى، جەمئىيەتنىڭ تەرتىپى بۇزۇلىدۇ. شۇڭا دۇنيادىكى بارچە دىنلار ئەڭ ئاۋۋال كىشىلەرنى گۈزەل ئەخلاقلار بىلەن زىننەتلىنىشكە چاقىرىپ كەلگەن. مۇسۇلمانلاردا بولسا، گۈزەل ئەخلاق ئىماننىڭ كامالىتى ھەم ئەڭ چوڭ ئىبادەت سانىلىدۇ. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: مۇئمىن كىشى ئېسىل ئەخلاقى بىلەن (كۈندۈزى) روزا تۇتۇپ، (كېچىسى) تەھەججۇد نامىزى ئوقۇغان كىشىنىڭ دەرىجىسىگە ئېرىشەلەيدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان. (ئەبۇ داۋۇت: 4798)

**823- سۇئال: گۈزەل ئەخلاق ئىماننىڭ قولدىشىدۇر**

گۈزەل ئەخلاق ئىماننى تاكامۇللۇققا ئېلىپ بارىدىغان ۋە ئۇنى كۈچلەندۈرىدىغان ئامىلدۇر. دەرىجە جەھەتتە ئەخلاق بىلەن ئىمان بىر تۈرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قوشنىسى (ئۇنىڭ) يامانلىقىدىن ئەمىن بولالمىغان كىشى، مۇئمىن بولالمايدۇ، دىدى. (بۇخارى: 6016)

قېنى ئويلاپ كۆرۈڭ ! بالكونغا يايغان كىرىنىڭ سۈيىنى ئاستىنقى قەۋەتتىكى خوشنىلىرىغا ياكى يولغا ئېقىتىپ كىشىلەرگە ئازار قىلىدىغانلار بىلەن ماشىنىسىنى خوشنىسىنىڭ ئىشكى ئالدىغا توختىتىۋېلىپ ئۇنى بىئارام قىلىدىغان ياكى ئاممۇى يولغا توختىتىپ قويۇپ مەسجىتكە كىرىپ كېتىدىغانلار ئۆزلىرىنى ئىمانىمىز كامىل دەپ ئېيتالامدۇ؟ ئەگەر "ھەئە "دېسە، ئۇلار يالغانچىلاردۇر ! ناماز ئوقۇش ئۈچۈن كەتتىڭمۇ؟ دېيىشىڭىز مۇمكىن. توغرا ناماز ئوقۇپ ئاللاھقا

قۇلچىلىق ئادا قىلىش ئۈچۈن كەتتى، ئەمما ئىنسانلارنىڭ ئۆتىدىغان يولىنى تارلاشتۇرۇپ قويۇپ ئۇلارغا قىيىنچىلىق پەيدا قىلدى ئەمەسمۇ؟ بۇ ئەھۋال ــ يۇقىرىدا ئۆتكەن كۆپ ئىبادەت قىلسىمۇ، خوشنىلىرىغا ئازار بەرگەنلىكى سەۋەبلىك دوزىخى بولۇپ كەتكەن ئايالنىڭ ئەھۋالىدىن پەرقلەنمىدۇ. ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىدا رەزىللىك چوڭقۇرلىشىپ، يامانلىقى كۆپەيگەنسېرى خۇددى ئادەم كىيىمدىن ئايرىلغاندەكلا دىن دىيانەتتىن ئايرىلىپ قالىدۇ. ئىخچاملاپ ئېيتقاندا، ئەخلاق ھەر قانداق ئادەمنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك غەلىبە ياكى مەغلۇبىيىتىگە بىۋاستە تەسىر كۆرسىتىدىغان مۇھىم ئامىل.

## 824ـ سۇئال: ئەخلاق بىلەن ئىماننىڭ مۇناسىۋىتى

گۈزەل ئەخلاق ئىمان بىلەن بىر ئورۇندا تۇرىدىغان ئەمەل بولۇپ، ئەخلاق ئىماننى تولۇقلاش رولىغا ئىگە. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىمان 70 نەچچە شاخچىدىن تەركىپ تاپقان بولۇپ، ھايا شۇ شاخچىلارنىڭ بىرىدۇر. (مۇسلىم 35)

يەنە بىر رىۋايەتتە: ئۇنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى: "بىر اللەتىن باشقا ھېچ ئىلاھ يوق " دېيىش؛ ئەڭ تۆۋىنى كىشىلەرگە ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان نەرسىلەرنى يولدىن ئېلىۋېتىشتۇر دېيىلگەن. (مۇسلىم: 35) ئىنسانلار ئۆتىدىغان يوللاردىكى زىيانلىق نەرسىلەرنى ئېلىپ تاشلىۋېتىش، ئىماننىڭ بىر پارچىسى بولغان يەردە، ئاممىۋى يوللارغا، كوچىلارغا ئەخلەتلەرنى ۋە مېۋىلەرنىڭ شۆپۈكلىرىنى تاشلايدىغانلارنىڭ ئىمانى تولۇق بولالامدۇ؟ !

## 825ـ سۇئال: ئەخلاق بىلەن ئىبادەتنىڭ مۇناسىۋىتى

ئەخلاق بىلەن ئىبادەتنىڭ مۇناسىۋىتى بىرـ بىرىنى تاكامۇللاشتۇرىدىغان ۋە تولۇقلايدىغا مۇناسىۋەت بولۇپ، ئىبادەت گۈزەل ئەخلاقلار بىلەن تەربىيىلىنىش يولىدىكى شوتا. ساۋاب ۋە جازا جەھەتتىمۇ ئەخلاق بىلەن ئىبادەت ئوخشاش ئېتىبارغا ئىگىدۇر. قۇرئان كەرىمدىكى: «شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارنىڭ ھالىغا ۋايكى، ئۇلار نامازلىرىنى غەپلەت ئىچىدە ئوقۇيدۇ، باشقىلارغا كۆرسىتىش ئۈچۈن ئوقۇيدۇ، خەيرى ئېھسانغا توسقۇنلۇق قىلىدۇ.» دېگەن ئايەتتە ئىبادەتنى كىشىلەرگە كۆرسىتىش ئۈچۈن قىلىپ سۇيىئىستىمال قىلغۇچىلار بىلەن خەير ئېھساننى توسقۇچىلار ئوخشاشلا سۆكۈلگەن ۋە بۇلارنىڭ جازاسىنىڭمۇ بىردەك بولىدىغانلىقىغا ئىشارەت قىلىنغان. نامازنى ئاللاھ ئۈچۈن ئوقۇش ئىبادەت، نامازنى كىشىلەرگە ئۆزىنى تەقۋادار مۇسۇلمان قىلىپ كۆرسىتىش ئۈچۈن ئوقۇش گۇناھ بولغىنىدەك، مۇھتاجلارنىڭ دەردىگە يېتىپ، ئۇلارغا خەيرى ئېھسان قىلىش گۈزەل ئەخلا ق، خەير ئېھسانغا توسقۇنلۇق قىلىش يامان ئەخلاقتۇر.

## 826ـ سۇئال: ئەخلاقنىڭ ئاجىزلىقى ئىماننىڭ ئاجىزلىقىنىڭ دەلىلى

ئىمان پەسلىكتىن ساقلىغۇچى، ئۇلۇغلۇققا قوزغاتقۇچى كۈچ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا بەندىلىرىنى ياخشىلىققا چاقىرغان ياكى يامانلىقتىن يىراقلاشتۇرغاندا بۇنى كىشىلەرنىڭ قەلبىگە ئورۇنلاشقان ئىماننىڭ تەلپىي قىلىپ كۆپىنچە ئورۇندا «ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر» دەيدۇ. ئاندىن كېيىن مەقسەتنى بايان قىلىپ بولۇپ: يَا أَيُّهَا الَّذِينَ آمَنُواْ اتَّقُواْ اللّهَ وَكُونُواْ مَعَ الصَّادِقِينَ «ئاللاھقا تەقۋا بولۇڭلار، راستچىللارنىڭ قاتارىدىن بولۇڭلار.» دەيدۇ. مەسىلەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كەسكىن قىلىپ كۈچلۈك ئىمان، كۈچلۈك ئەخلاقنى بارلىققا كەلتۈرىدۇ. ئەخلاقى چېكىنىش ئىماننىڭ ئاجىزلىقىنىڭ ياكى يوقلىغىنىڭ ئىپادىسى ئىكەنلىكىنى ناھايىتى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويدى.

يۈزى قىلىن، ئىدىيىسى بۇزۇق، ھېچكىمدىن تارتىنماستىن رەزىل ئىشلارنى قىلىدىغان كىشى توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: ھايا ئىماندىندۇر، ئىمان ئەھلى جەننەتتە بولىدۇ. ئاغزى بىزەپىلىك قوپاللىقتۇر، قوپاللار دوزاختا بولىدۇ. (تىرمىزى: 2009)

خوشنىسىغا ئەزىيەت يەتكۈزىدىغان، تۆھمەت چاپلايدىغان كىشىلەرگە كەسكىن ھۆكۈم قىلىپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مۆئمىن بولالمايدۇ، ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مۆئمىن بولالمايدۇ، ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، مۆئمىن بولالمايدۇ. يا رەسۇلۇللاھ كىم دېيىلگەندە، خوشنىسى ئەزىيەت يەتكۈزۈشىدىن خاتىرجەم بولالمىغان كىشى.»

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىگە قالايمىقان، بىھۇدە، تولا سۆزلەشتىن ئۆزىنى تارتىشنى ئۆگەتكەندە مۇنداق دېگەنلىكىنى بايقايسىز. ھايا ۋە كەمسۆزلۈك ئىماننىڭ ئىككى تارمىقى، ئاغزى بىزەپىلىك ۋە ۋات ـ ۋاتلىق مۇناپىقلىقنىڭ ئىككى تارمىقىدۇر. (تىرمىزى: 2027)

رەسۇلۇللا مۇشۇنداق ئەمىلى مېۋىگە ئېرىشكەنگە قەدەر سەممىي، مۇكەممەل ئىمان ئاساسىدا ئېسىل پەزىلەتلەرنى كىشىلەرگە سىڭدۈرۈش ۋە مۇستەھكەملەش ھەمدە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىدا ئادەتكە ئايلاندۇرۇشنى ئۇزلۇكسىز داۋاملاشتۇرغان.

## 827ـ سوئال: ئەخلاقنىڭ غايىسى ـ يۈكسەك دۇنيا ئۈچۈن

بۇ تەلىماتلاردىن شۇ ئاشكارا بولىدۇكى، ئىسلام ئىنسانىيەتنى چوڭ قەدەم بىلەن پەزىلەت ۋە ئەدەب ـ ئەخلاق بىلەن نۇرلانغان ھاياتقا ئېلىپ چىقىش ئۈچۈن كەلگەن، مۇشۇ يۈكسەك نىشانغا يەتكۈزىدىغان باسقۇچنى ئۆزىنىڭ مۇھىم ۋەزىپىسى قىلغان، شۇنىڭدەك بۇنىڭغا تەسىر يەتكۈزگەنلەرنى بۇ نىشانغا قارشى چىققان ۋە ئۇنىڭدىن يىراقلاپ كەتكەن دەپ ھېسابلىغان. ئەخلاق كېرەك قىلىنمىسىمۇ بولىدىغان، سەل قاراشقا بولىدىغان شەيئى ئەمەس. بەلكى ئۇ، دىن رازى بولىدىغان ۋە قوللاپ قۇۋۋەتلەيدىغان ھاياتلىقنىڭ ئاساسى.

ئىسلام ئېسىل پەزىلەتلەرنى رەتكە تۇرغۇزۇپ ئەگەشكۈچىلىرىنى شۇنىڭغا بىر ـ بىرلەپ پۇختا ئەمەل قىلىشقا بۇيرىدى، ئەگەر بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياخشى ئەخلاقلىق بولۇش توغرىسىدىكى سۆزلىرىنى يىغساق ھەرقانداق ئىسلاھات كىتاۋىدىن كاتتا بولغان مىسلىسىز كىتاب بارلىققا كېلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈممەتنى ياخشى چۈشەنسۇن، ئەخلاقنىڭ قىممىتىگە سەل قارىمىسۇن، ئەخلاق بىر خىل مۇراسىمغا ئايلىنىپ قالمىسۇن دەپ بۇ ھەقتانىي پرىنسىپلارنى تەكىتلەشكە ئالاھىدە كۈچىگەن.

گۈزەل ئەخلاق جەمئىيەتتە يىراقتىن ئوقۇتۇش ياكى بۇيرۇش، توسۇشلار بىلەن بارلىققا كەلمەيدۇ. گۈزەل ئەخلاقنى روھىيەتكە سىڭدۈرۈش ئۈچۈن ئۆگەتكۈچىنىڭ باشقىلارغا بۇنداق قىل ياكى ئۇنداق قىلما دېيىشى كۇپايە قىلمايدۇ. نەتىجىلىك تەلىم ـ تەربىيە ئۈچۈن ئۇزاق تەربىيىلەشكە، ئۈزلۈكسىز پەرۋىش قىلىشقا توغرا كېلىدۇ.

تەربىيە ياخشى ئۈلگىگە تايانغاندىلا ئاندىن ئۈنۈم بېرىدۇ. ناچار ئادەم ئەتراپىدىكى كىشىلەرگە ياخشى ئۈلگە بولۇپ ياخشى تەسىر قالدۇرالمايدۇ. باشقىلارنىڭ دىققىتىنى تارتىدىغان، ئەدەب ـ ئەخلاقى جەلپ قىلىدىغان، ئىش ـ پائالىيىتى كىشىلەرنىڭ مېھرى ـ مۇھەببەت ۋە ھەۋىسىنى قوزغايدىغان كىشىلەر ياخشى تەسىر قالدۇرۇپ، شۇنداق كىشىلەر ياخشى ئۈلگە بولىدۇ. ئەگەشكۈچىلەردە ھۆرمەت ۋە قايىللىق بارلىققا كېلىشى ئۈچۈن يېتەكچى يۇقىرى ئەخلاق ـ پەزىلەتلىك بولۇشى كېرەك.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسهابلىرى ئارىسىدا ئۆزى تەشۋىق قىلغۇاتقان ئەخلاقنىڭ بۈيۈك ئۈلگىسى ئىدى. ئۇ ۋەز ـ نەسىھەت قىلىشتىن بۇرۇنلا ئۆزىنىڭ پارلاق تۇرمۇش پائالىيىتى ئارقىلىق ئېسىل ئەخلاقى پەزىلەتنى ئەسهابلىرى ئارىسىغا سىڭدۈرۈپ بولاتتى.

# ئىككىنچى باپ. ئەخلاق چۈشەنچىسى ۋە ئەخلاقى بۇرچىمىز

## 828ـ سوئال: ئەخلاق ۋە ئۇنىڭ تۈرى

ئىنسانلارنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى ئىككى تەرىپى باردۇر. ئىنسانلارنىڭ ماددىي تەرىپى بەدەن، مەنىۋى تەرىپى روھ دەپ ئاتىلىدۇ. روھنى كۆرگىلى بولمايدۇ. ئەمما ئىنسان روھىنىڭ ئەسىرى بولغان گۈزەل خۇيلارنى كۆرگىلى بولىدۇ. بۇلارنى ئەخلاق دەيمىز. ئوچۇقراق قىلىپ ئېيتقاندا، روھىمىزغا يەرلىشىپ ئادەت ھالىغا كەلگەن يۈرۈش تۇرۇشلىرىمىز ئەخلاق دەپ ئاتىلىدۇ.

ئەخلاق، ياخشى ئەخلاق ۋە ناچار ئەخلاق دەپ ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ.

گۈزەل ئەخلاق، ھەر ئىشتا توغرا، ئادالەتلىك، راستچىل بولۇش، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ئامانەتكە ئىشەنچلىك، سۆيگۈ ۋاپالىق، ئىمان ئېتىقادلىق بولۇش، ئائىلىسىدىكىلەرگە مېھرىبان، ئاتا ــ ئانىغا ۋاپادار، ئۇرۇق ــ تۇغقانلارغا كۆيۈمچان، خوشنىلارغا ئەپۇچان، ھايۋانلارغا رەھىمدىل بولۇش، مەيلى دۇنيالىق بولسۇن، مەيلى ئاخىرەتلىك بولسۇن ئۆز ۋەزىپىسىنى بىلىش ۋە ئۆز ۋاقتىدا ئورۇنلاش، خاتالىقنى دادىل ئېتىراپ قىلىش، ئەبەدىي جاسارەتلىك، سېخى، مەرد، پاكىز، مەدەنىيەتلىك، كۆكسى كەڭ بولۇش، ھەر ئىشتا ھەقىقەتنى كۆزلەش، ئۆزىگە ئىشىنىش، ئۆزىگە يۆلىنىش، ۋىجدانلىق، غۇرۇرلۇق بولۇش، نومۇسنى ساقلاشنى بىلىش، ۋەتەنگە، خەلققە ۋە پۈتۈن ئىنسانلارغا مەنپەئەتلىك بولۇش ۋە باشقىلار.

يامان ئەخلاق، يالغان ئېيتىش، ئالدامچىلىق قىلىش، ھارام يېيىش، ئاتا ــ ئانىنى قاخشىتىش، ئائىلىسىدىكىلەرنى رەنجىتىش، خوشنىلارنى ئازارلاش، خىزمەتداشلىرىغا چوڭلۇق قىلىش، باشقىلارغا دۈشمەنلىك قىلىش، تۆھمەت قىلىش، كۆرەلمەسلىك، قورقۇنچاقلىق، سۆزىدە تۇرماسلىق، ھايۋانلارنى قىيناش، ھورۇنلۇق، تەمەگەرلىك، پۇرسەتپەرەسلىك، پىتنىخورلۇق، غەيۋەتخورلۇق ۋە باشقىلاردۇر.

## 829ـ سوئال: ئىسلام دىنىدىكى ئەخلاق چۈشەنچىسى

دىنىمىزنىڭ بۇيرىغان ۋە توسقانلىرىنىڭ ھەممىسى ئىنسانلارنى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە بەختلىك قىلىشنى ۋە ئىنسانلارنى ئەڭ ئېسىل ئەخلاقلارغا ئېرىشتۈرۈشنى مەقسەت ۋە غايە قىلغان. ئىنسانلار دىنىمىزدا بۇيرۇلغانلارنىڭ ھەممىسىگە تولۇق ئەمەل قىلىدىغان بولسا ئەلۋەتتە ئۇلار ئەڭ گۈزەل ۋە ئەڭ ئېسىل ئەخلاقلارغا ئىگە بولغان بولىدۇ. چۈنكى دىنىمىزنىڭ بۇيرۇغانلىرى ۋە توسقانلىرىنىڭ ھەممىسى ئىنسانلارنى ئۆزلىرىگە، ئائىلىسىدىكىلەرگە، ئەتراپىدىكىلەرگە، جەمئىيەتكە، مۇھىتقا ۋە پۈتۈن ئىنسانىيەتكە زىيانلىق بولغان بارلىق ناچار ئەخلاق ۋە يامان خۇيلاردىن يىراقلاشتۇرۇپ پايدىلىق ئىشلارغا يۈزلەندۈرىدۇ. ئاللاھقا ئەڭ يېقىملىق ئادەم، ئەڭ ئەخلاقلىق ئادەمدۇر. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئاراڭلاردىن ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ۋە قىيامەت كۈنى ماڭا ئەڭ يېقىن ئولتۇرىدىغانلار ئەخلاقى ئېسىل بولغىنىڭلاردۇر. ئاراڭلاردىن ماڭا ئەڭ ئۆچ كۆرۈلىدىغان ۋە قىيامەت كۈنى ماڭا ئەڭ يىراق ئولتۇرىدىغانلار بولسا، مەمەدانلىق قىلىپ، قۇرۇق گەپنى تولا قىلىدىغان، كەلسە كەلمەس سۆزلەۋېرىدىغانلاردۇر، دېدى. ساھابىلار: ئى رەسۇلۇللاھ ! بىز: قۇرۇق گەپنى تولا قىلىدىغان، كەلسە كەلمەس سۆزلەۋېرىدىغان دېگەن سۆزنى

چۈشەندۇق. لېكىن: مەمەدانىلىق قىلىدىغان دېگەن سۆزنىڭ مەنىسىنى چۈشەنمىدۇق؟ دەپ سورىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇلار مۇتەكەببىرلەردۇر، دېدى. (تىرمىزى: 2018)

ئەخلاقلىق بولغان ئادەمنى ئاللاھ ھەممىدىن بەك ياخشى كۆرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچۈنمۇ ئەڭ يېقىملىق ئادەم ئەڭ ئەخلاقلىق ئادەمدۇر.

**830- سۇئال: ئەخلاقىي بۇرچىمىز قايسىلار؟**

1. دىنىمىزغا قارىتىلغان بۇرچىمىز.
2. ئۆزىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىز.
3. ئائىلىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىز.
4. ۋەتەن ۋە خەلقىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىز.
5. ئىنسانىيەتكە قارىتىلغان بۇ رچىمىز.
6. تەبىئەتكە قارىتىلغان بۇرچىمىز.

**831- سۇئال: دىنىمىزغا قارىتىلغان ئەخلاقىي بۇرچىمىز نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؟**

1 ) ھەر قانداق بىر مۇسۇلمانىنىڭ دىنىي پرىنسىپلارغا قارىتىلغان بۇرچىنى ئىخچاملىغاندا مۇنداق: دىن مەسىلىلىرىنى توغرا رەۋىشتە ئۆگىنىش، دىنىنىڭ پۈتۈن بۇيرۇغانلىرى ۋە توسقانلىرىغا رىئايە قىلىپ ئەمەل قىلىش ئارقىلىق ئۈلگىلىك بىر مۇسۇلمان بولۇش.

2 ) ئاللاھقا قارىتىلغان بۇرچىمىز قىسقىچە مۇنداق: ئاللاھ سۆيگۈسىنى، ئۇنىڭ جازاسىغا ئۇچراپ قېلىش خەۋپىنى قەلبىمىزگە يەرلەشتۈرۈشىمىز، ئۇنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشتۈرىدىغان ئىشلارنى قىلىشقا ئالدىراپ، توسقانلىرىدىن يىراق تۇرۇشىمىز، ئۇنىڭ بىزگە ئاتا قىلغان سانسىز نېمەتلىرى ئۈچۈن شۈكۈر ئېيتىپ، ئاللاھنىڭ ياخشى بىر بەندىسى بولۇشقا تىرىشىشىمىزدىن ئىبارەتتۇر.

3) پەيغەمبىرىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىز قىسقىچە مۇنداق: پەيغەبىرىمىزنىڭ مۇھەببىتىنى قەلبىمىزگە ئورنىتىش، ئۇنى ئۆزىمىزگە پۈتۈن ئىشلىرىمىزدا رەھبەر قىلىش، دىنىمىزنى ئۇنىڭ چۈشەنگىنىدەك ۋە ئۇ ياشىغاندەك ياشىتىشقا تىرىشىش، ئۇنىڭ ئەخلاقىنى ئۆزىمىزگە ئۈلگە قىلىش، ئۇنىڭغا دۇرۇت ۋە دۇئالارنى يوللاش ۋە ئۇنىڭ ئەڭ ياخشى ئۈممىتى بولۇشقا تىرىشىشتىن ئىبارەتتۇر.

4 ) قۇرئان كەرىمگە قارىتىلغان بۇرچىمىز قىسقىچە مۇنداق: قۇرئان كەرىمنىڭ ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى ئېسىمىزدىن چىقارماسلىق بىلەن بىرگە ئۇنىڭغا ئەدەب بىلەن مۇئامىلە قىلىش، ئۇنى ھەمىشە تىلاۋەت قىلىش، ئۇنىڭ مەنىسىنى ئۆگىنىپ، كۆرسەتمىلىرىنى ھاياتىمىزدا ئەمەلىيلەشتۈرۈشتىن ئىبارەتتۇر.

**832- سۇئال: ئۆزىمىزگە قارىتىلغان ئەخلاقىي بۇرچىمىز نىملەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ؟**

ئۆزىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىز، بەدىنىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىز ۋە روھىمىزغا قارىتىلغان بۇرچىمىز، دەپ ئىككىگە بۆلۈنىدۇ.

بەدىنىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىز قىسقىچە مۇنداق: بەدىنىمىزنىڭ بىزگە ئاللاھتىن بىر ئامانەت ئىكەنلىكىنى بىلىش بىلەن بىرگە ئۇنى پاكىز تۇتۇشىمىز، پاك ۋە ھالال نەرسىلەر بىلەن ئوزۇقلاندۇرىشىمىز، ئىبادەتلىرىمىزنى تولۇق ئورۇنلىشىمىز، بەدىنىمىزنىڭ ساقلىقىنى ساقلاشقا ئەھمىيەت بېرىشىمىز، بەدىنىمىزنى پايدىلىق ئىشلارغا ئىشلىتىش ۋە قىيامەت كۈنىدە ھەر بىر

ئورگانىنىڭ بىزنىڭ بۇ دۇنيادا قىلغان ياخشى- يامان بارلىق ئىشلىرىمىزغا گۇۋاھ بولىدىغانلىقىنى ئەستىن چىقارماسلىقىمىزدىن ئىبارەتتۇر.

روھىمىزغا قارىتىلغان بۇرچىمىز قىسقىچە مۇنداق: روھىمىزنى ئىسلامىي ئېتىقاد، ياخشى ئەخلاق ۋە گۈزەل ھېس - تۇيغۇلار بىلەن بېزەش بىلەن بىرگە خاتا ئېتىقاد، يامان ئەخلاق ۋە يامان ھېس - تۇيغۇلارنىڭ روھىمىزدا ئورۇن ئېلىشىدىن ساقلىنىشىمىزدىن ئىبارەتتۇر.

**833- سوئال: ئائىلىمىزگە قارىتىلغان ئەخلاقىي بۇرچىمىز قانداق بولىدۇ؟**

ئائىلە ئەزالىرىمىزغا قارىتىلغان بۇرچىمىز قىسقىچە مۇنداق: ئائىلە جەمئىيەتنىڭ ئاساسى، ئىنسانلارنىڭ تۇنجى مەكتىپىدۇر. شۇڭا ئائىلىنىڭ مۇقىملىقى ۋە ئائىلە ئەزالىرىنىڭ بەخت — سائادىتى ئۈچۈن غەيرەت كۆرسىتىش تەلەپ قىلىنىدۇ. ئائىلىدىكى ئاتا —ئانىغا ۋە باشقا چوڭلارغا ھۆرمەت قىلىش ۋە ئەدەپلىك مۇئامىلە قىلىشىمىز، ئۇلارنى رەنجىتىپ قويۇشقا سەۋەب بولىدىغان ھەر قانداق ئىش — ھەرىكەتلەردىن يىراق تۇرۇشىمىز ۋە ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئاتىنىڭ رازىلىقىدا، جەننەت ئانىلارنىڭ تاپىنى ئاستىدا ئىكەنلىكىنى ئونۇتماسلىقىمىز لازىم. ئەر ئايال ۋە ئائىلىنىڭ باشقا ئەزالىرى ئارىسىدا سۆيگۈ بىلەن ھۆرمەتنى ھەر نەرسىدىن ئۈستۈن تۇتۇشىمىز، ئائىلىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ھالال كەسىپ ۋە توغرا يوللار بىلەن تەمىن ئېتىشىمىز، بالىلارغا پۈتۈن ئىشلاردا ياخشى ئۈلگە بولۇپ، ئۇلارنى ئىسلامىي گۈزەل ئەخلاق دائىرىسى ئىچىدە ياخشى تەربىيە قىلىشىمىز، بالىلار ئوتتۇرىسىدا ئايرىمچىلىق قىلماستىن، ھەممىگە ئوخشاش، ياخشى مۇئامىلە قىلىشىمىز لازىم.

**834- سوئال: ۋەتەن ۋە خەلقىمىزگە قارىتىلغان بۇرچىمىزقانداق بولىدۇ؟**

ھەر قانداق خەلقنىڭ ۋەتىنى ئۇنىڭ ئەڭ قىممەتلىك نەرسىسى بولۇپ، پۇل —مېلىنى، جېنىنى ۋە قىممەتلىك ھەر نەرسىسىنى پىدا قىلىشقا ئەرزىيدۇ. بىر مۇسۇلماننىڭ ۋەتىنى ۋە خەلقىگە قارىتىلغان ئەڭ ئاددى بۇرچى ۋەتىنى بىلەن خەلقىنى دۈشمەنلىرىنىڭ سۇيىقەستلىرىدىن جان تىكىپ قوغدىشى، ۋەتىنىگە ۋە خەلقىگە خىيانەت قىلماسلىقى ۋە بۇ ئىككىسىنى خۇددى ئۆزىنىڭ ئائىلىسىدىكىلىرىنى قوغدىغاندەك قوغدىشىدىن ئىبارەتتۇر.

**835- سوئال: ئىنسانىيەتكە قارىتىلغان بۇ رچىمىز قانداق بولىدۇ؟**

پۈتۈن ئىنسانىيەتكە قارىتىلغان بۇرچىمىز قىسقىچە مۇنداق: دۇنيادىكى بارلىق ئىنسانلار ئادەم ئەلەيھىسسالام بىلەن ھەۋۋا ئانىمىزنىڭ پەرزەنتلىرىدۇر. ئىنسانلار ئىنسانلىق تەرەپتىن ئۆزئارا قېرىنداشلاردۇر. شۇڭا ھېچبىر ئىنساننى ۋە ھېچبىر مىللەتنى تۆۋەن كۆرمەسلىك ۋە كەمسىتمەسلىك لازىم. چۈنكى ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدىكى تىل، رەڭ، ئىرق پەرقلىرى ئاللاھنىڭ ئاجايىپ قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان ئالامەتلەردىن سانىلىدۇ. بىز ئۆزىمىزنىڭ دىنىي ئېتىقادىمىز ۋە مەدەنىيىتىمىزنى قەدىرلەش بىلەن بىرگە باشقىلار بىلەنمۇ چىقىشىپ ياخشى ئۆتۈشكە تىرىشىشىمىز لازىم. مۇسۇلمان ئادەم پۈتۈن ئىنسانلارغا ئۇلارنىڭ تىل، رەڭ، ئىرق، دىن ۋە ۋەتەنلىرىنىڭ پەرقلىق بولغانلىقىدىن قەتئىينەزەر ياخشى مۇئامىلە قىلىدۇ، چەتكە قاقمايدۇ، كەمسىتمەيدۇ، ئۇلارغا ياردەم قىلىدۇ ۋە ياخشىلىق تىلەيدۇ. ئەمما مۇسۇلمانلارنىڭ دىنىغا زىيانكەشلىك قىلغان ياكى ئۇلارنىڭ دىيارلىرىغا خىرىس قىلماقچى بولغانلارغا جېنىدىن قارشى تۇرىدۇ.

**836- سۇئال: تەبىئەتكە قارىتىلغان بۇرچىمىز قانداق بولىدۇ؟**

ئاللاھ ياراتقان جانلىق –جانسىز ھەر قانداق نەرسىنىڭ بىز ئىنسانلار ئۈچۈن بىۋاستە ياكى ۋاستىلىق ھالدا ئالاھىدە ۋەزىپىسى ۋە پايدىسى بار. بىز مەۋجۇداتلارنىڭ ھەر بىرىنىڭ بىزگە قانچىلىك پايدىلىق ئىكەنلىكىنى ھەر ۋاقىت بىلەلمەسلىكىمىز مۇمكىن. ئەمما ئاللاھ ھېچبىر نەرسىنى بىكارغا ياراتقان ئەمەس. شۇڭا مەۋجۇداتلاردىكى گۈزەللىكلەرنى ۋە يارىتىلىشىدىكى ھېكمەتلەرنى بىلىشكە ۋە پايدىلىنىشقا تىرىشىشىمىز، ئاللاھ ياراتقان مەۋجۇداتلارنىڭ پايدىسىنى كۆرگىنىمىزدە ئاللاھقا شۈكۈر ئادا قىلىشىمىز ۋە ئاللاھ تەبىئەتتە بېكىتكەن تەڭپۇڭلۇقنى بۇزماسلىقىمىز لازىم. تەبىئەت ئاللاھ تائالانىڭ سەنئىتىدۇر. ئاللاھ تائالا تەبىئەتنى ئىنسانىيەتنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن يارىتىپ بەرگەن. ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ تەبىئەتكە قارىتىلغان بۇرچى تەبىئەتتىن يوللۇق ھالدا پايدىلىنىش، ئۇنى بۇلغىنىشتىن، كىرلىنىش ۋە بۇزۇلۇشتىن ئاسراش، ئۇنى سۆيۈش ۋە قوغداشتىن ئىبارەتتۇر.

**837- سۇئال: گۈزەل ئەخلاقلىق مۇسۇلماننىڭ سۈپىتى**

1. ئىسلام دىنىنىڭ ئاساسىي ئەقىدىلىرىگە چىن كۆڭلىدىن ئىشىنىدۇ.
2. ئاللاھ بۇيرىغان ئىبادەتلەرنى ئورۇنلايدۇ.
3. ئىبادەتلەرنى پەقەت ئاللاھ رازىلىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن قىلىدۇ.
4. ئاللاھ مەنئى قىلغان ئىشلاردىن يىراق تۇرىدۇ.
5. ھەركىمگە گۈزەل ئەخلاق دائىرىسىدە مۇئامىلە قىلىدۇ.
6. پەيغەمبىرىمىزنى سۆيىدۇ، ئۇنى ئۆزىگە ئۈلگە قىلىدۇ.

7. قۇرئان كەرىمنى تىلاۋەت قىلىش بىلەن كۆپ مەشغۇل بولىدۇ، ئۇنىڭ مەنىسىنى بىلىشكە تىرىشىدۇ ۋە كۆرسەتمىسى بويىچە ئەمەل قىلىدۇ.

8. ۋۇجۇدىنى پاكىز ۋە ھالال نەرسىلەر بىلەن ئوزۇقلاندۇرىدۇ. يېمەك – ئىچمەكلىرىدە ھارام ۋە زىيانلىق نەرسىلەردىن يىراق تۇرىدۇ.

9. روھىنى گۈزەل تۇيغۇلار بىلەن تولدۇرىدۇ. قەلبىدىن بۇزۇق خىيال ۋە يامان غەرەزلەرگە ئورۇن بەرمەيدۇ.

10. ئاتا –ئانىسىغا ئەڭ ئالىي ئېھتىرام بىلەن ياخشى مۇئامىلە قىلىدۇ، ئۇلارنى رەنجىتىپ قويۇشتىن ھەزەر قىلىدۇ.

11. ئائىلە چوڭلىرىغا، ئۇرۇق توغقانلىرىغا، خوشنىلىرىغا ۋە دوستلىرىغا ياخشى مۇئامىلە قىلىدۇ.

12. بالىلىرىغا ۋە جورىسىگە ئەڭ ئېسىل مۇئامىلە قىلىدۇ، ئۇلانىڭ غېمىنى يەيدۇ، ئۇلارنىڭ سائادىتى ئۈچۈن تىرىشىدۇ، بالىلىرىنىڭ يامان ئادەتلەرگە كۆنۈپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

13. مۇسۇلمانلارنى ئۆز قېرىنداشلىرىدەك سۆيىدۇ ۋە ئۇلار بىلەن ياخشى ئۆتىدۇ، يېتىملارنىڭ بېشىنى سىلايدۇ، ئاجىزلارغا ياردەم قىلىدۇ.

14. خەلقىنىڭ ۋە ۋەتىنىنىڭ مەنپەئەتىنى ئۆزىنىڭ شەخسىي مەنپەئەتىدىن ئۈستۈن بىلىدۇ.

15. ئۆزىنىڭ ئېتىقادىدا ۋە مەيدانىدا مۇستەھكەم تۇرىدۇ. باشقا دىن ئەھلىگە ۋە ئۇلارنىڭ ئېتىقادلىرىغا ھۆرمەت قىلىدۇ.

16. پۈتۈن ئىنسانىيەتكە ۋە ھەر قانداق بىر جان ئىگىسىگە مېھرى – شەپقەتلىك بولىدۇ.

17. تەبىئەتنى ئاسرايدۇ، مۇھىت تازىلىقىغا ئەھمىيەت بېرىدۇ.
18. دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكى ئۈچۈن پايدىلىق بولغان ئىلىملەرنى ئۆگەنلەشتىن زېرىكمەيدۇ.
19. ھەر ئىشتا راست سۆزلۈك، سەممىي، ۋاپادار، ۋىجدانلىق ۋە غۇرۇرلۇق بولىدۇ.
20. دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك تەڭپۇڭلۇقنى ساقلايدۇ. ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداش يولىدا ھېچ ئۆلمەيدىغاندەك ئىشلەيدۇ، ئەمما ئاخىرەتلىكى ئۈچۈنمۇ ئەتە ئۆلىدىغاندەك ئىبادەت قىلىدۇ.

## 838- سۇئال: گۈزەل ئەخلاقلىق مۇسۇلمان قىلمايدىغان ئىشلار

1. ئىسلام ئېتىقادىغا زىت كېلىدىغان پىكىر ـ ئېقىملارنى قوبۇل قىلمايدۇ.
2. ئىسلامدا بۇيرۇلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى تەرك ئەتمەيدۇ، گۇناھ ـ مەسىيەت ئىشلىمەيدۇ.
3. جەمئىيەتتىكى ئەخلاقسىز كىشىلەرگە ئەگەشمەيدۇ، ئۇلارغا نەسىھەت قىلىشنىمۇ ئونۇتمايدۇ.
4. يالغان سۆزلىمەيدۇ، ساختىپەزلىك قىلمايدۇ، غەيۋەت قىلمايدۇ، تۆھمەت قىلمايدۇ.
5. ھاراق ئىچمەيدۇ، تاماكا چەكمەيدۇ، ئۆسۈم بىلەن مۇئامىلە قىلمايدۇ، باراۋەرنىڭ ھەققىنى يېمەيدۇ.
6. باراۋەرغا ئۆچمەنلىك، دۈشمەنلىك، كۆرەلمەسلىك قىلمايدۇ، كىشىلەرنى مەسخىرە قىلمايدۇ.
7. ئاتا ـ ئانىسىنى قاخشاتمايدۇ، ئائىلىسىدىكىلەرگە قاتتىق قول بولمايدۇ.
8. ھورۇن، تېرىكتاب، بېخىل، نامەرد، ئۇياتسىز بولمايدۇ، تۇزكور بولمايدۇ.
9. پۇرسەتپەرەس، ھېيلىگەر، ئالدامچى، ئوتقۇيرۇق، چېقىمچى بولمايدۇ.
10. ۋەتىنىگە، خەلقىگە ۋە قەۋم قېرىنداشلىرىغا خىيانەت قىلمايدۇ.

## 839- سۇئال: ئەخلاقنى ئۆزگەرتىش مۇمكىنمۇ ؟

ئەخلاقنى ئۆزگەرتىش تامامەن مۇمكىن. تەربىيە بىلەن يامان ۋە ناچار ئەخلاقلارنى گۈزەل ۋە ئېسىل ئەخلاقلارغا ئۆزگەرتكىلى بولىدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا تەربىيەنىڭ نېمە ئەھمىيىتى بولسۇن؟ ! خۇددى ئادەمنىڭ بۇۋاق ۋاقتىدىكى ناقىس ۋە يېتەرسىز بەدىنى غىزالىنىش ئارقىلىق ئاستا ئاستا تاكامۇللاشقىنىغا ئوخشاش ئۇنىڭ ئەخلا قىمۇ گۈزەل ئەخلاقلارنى ئۆگىنىش ۋە ئۆزىگە يەرلەشتۈرۈش يولىدا تىرىشىش ئارقىلىق تاكامۇللىشىدۇ.

## 840- سۇئال: ئىنسان ياخشىلىق بىلەن يامانلىقنىڭ ئوتتۇرىسىدا

ئىسلام باشقا ساماۋى دىنلارغا ئوخشاش ئوموميي ئىسلاھ قىلىشتا ھەممىدىن بۇرۇن ئىنسانى روھنى پاكلاشنى ئاساس قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسانى روھ يەنى خاراكتېرنى چوڭقۇر چۈشىنىشكە، ئىسلاھات تەلىماتلىرىنى ئۇنىڭ ماھىيىتىگە ئورۇنلاشتۇرۇشقا كۆپ كۈچەيدۇ.

ئىسلام روھنى ئىسلاھ قىلىشتا ئۇنىڭغا ئىككى تەرەپتىن دىققەت قىلىدۇ.

بىرىنچىدىن: ئىنساننىڭ روھىيىتىدە ياخشىلىق تەبىئىتى بار بولۇپ ئۇ ياخشىلىققا تەلپۈنىدۇ، ئۇنىڭغا ئېرىشسە خۇرسەن بولىدۇ، يامانلىقنى يامان كۆرىدۇ، ئۇنى قىلىپ سالسا غەمكىن بولىدۇ، توغرا، دۇرۇس ئىشلاردىن روھى كۈچىيىپ ئىلھاملىنىدۇ.

يەنە بىر تەرەپتىن: بۇنىڭغا ياندىشىپ ئىنسان روھىيىتىدە يامان روھى خاراكتېرىمۇ بار بولۇپ، ئۇنىڭغا زىيانلىق ئىشلارنى چىرايلىق كۆرستىدۇ، دۇرۇس يولدىن يىراقلاشتۇرىدۇ، ئاخىرى تېگى

يوق ھاڭغا ئىتتىرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: «روھ بىلەن ۋە ئۇنى چىرايلىق قىلىپ ياراتقان، ئۇنىڭغا ياخشى يامانىنى بىلدۈرگەن زات بىلەن قەسەمكى، روھىنى پاك قىلغان ئادەم چوقۇم مۇرادىغا يېتىدۇ. نەپسىنى (كۇفرى ۋە پىسقى ـ فۇجۇر بىلەن) كەمسىتكەن ئادەم چوقۇم نائۇمىد بولىدۇ.» [سۈرە شەمس 7ـ10] ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ ياخشىلىق روھى يامانلىق خاراكتېرىدىن ئۈستۈن كېلىپ ئۇنى پەسلەشتۈرىدىغان، ھاڭغا ئىتتىرىدىغان ۋەسۋەسىلەردىن قۇتۇلۇپ، ياخشىلىق تەبىئىتى كۈچىيىپ، ئالدى نۇرلىشىپ غەلىبە يولىغا دادىل ماڭسۇن ئۈچۈن ئىنسانغا ھەقىقىي مۇكەممەل ياردەم بېرىشكە تىرىشىدۇ.

ئىنسان تەبىئىتىدە پەيدا بولغان يامان تەرەپ ئۆتمۈشنىڭ ياكى چېكىنگەن مۇھىتنىڭ ناچار تەسىرى، ئۇ ئىنسان تەبىئىتىگە ئېلىپ كېلىدىغان زىيىنى سەۋەبلىك ناھايىتى خەتەرلىك، ھەقىقىي ئىسلاھ قىلغۇچىلارنىڭ كۆرىشى ئىنسان تەبىئىتىدە پەيدا بولغان يامان خاراكتېرگە قارشى تۇرىدۇ ۋە چەكلەيدۇ، ئىنسان تەبىئىتىنى ھاڭ ئېغىزىدىن قۇتۇلدۇرۇپ ئۇنى ئۆز ۋەزىپىسىنى ئادا قىلىدىغان ئەسلىدىكى ساپ، تۈزۈك ھالىتىگە قايتۇرۇپ كېلىدۇ، ئىسلام بۇنىڭ يولىنى چۈشەندۈرگەن. ئىنكار قىلىش ئەمەس بەلكى ئىمان كەلتۈرۈش، بۇزۇقلۇق ئەمەس بەلكى تەقۋالىق، تەبرىقچىلىق ئەمەس بەلكى دىن بىرلىكلا ئىنساننى ئەسلى تەبىئىتىگە قايتۇرۇپ كېلىدۇ. ئاللاھ ھەم بۇ نۇقتىنى كۆپ تەكرارلىغان: «بىز ئىنساننى شەك ـ شۈبھىسىز ئەڭ چىرايلىق شەكىلدە ياراتتۇق، ئاندىن ئۇنى (چىرايلىق ياراتقان نېئمىتىمىزگە شۈكرى قىلماي ئاسىيلىق قىلغانلىقتىن) دوزاخقا قايتۇردۇق، پەقەت ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا» [سۈرە تىين 4ـ6] بۇ يەردىكى چىرايلىق ھەقنى تونۇش، ئۇنى چىڭ تۇتۇش، ئۇنىڭ تەلىپى بويىچە مېڭىش، يۈكسەكلىك ۋە ئېسىل پەزىلەتكە ئېرىشىشنى ئاساسى نىشان قىلىش، بۇ ئىككىسىنى ئۆز ۋە ئۆزگىلەرنىڭ پرىنسىپىدا يېتەكچى ئورۇندا تۇرغۇزۇش، يۈكسەك نىشاندا مۇكەممەللىكنى قولغا كەلتۈرۈش، ھاياتلىقتىكى ھەربىر ئىشتا مۇكەممەللىكنى ئۈستۈنلۈككە ئېرىشتۈرۈشتۇر. لېكىن كۆپىنچە كىشىلەرنى ھاۋايى ـ ھەۋەس بۇ يۈكسەك سەۋىيىگە يەتكىلى قويمايدۇ ـ دە، ئۇلار پەس ھالەتتە قېلىپ قالىدۇ. ئارقىدىن ئۇلارغا يەنە پەس ئارزۇلار قوشۇلىدۇ ـ دە، ئۇلارنى تېگى يوق ھاڭغا ئىتتىرىدۇ. مانا بۇلار چېكىنىپ كەتكەن ئەڭ تۆۋەن ئورۇندىكى كىشىلەر. بۇ ئىلاھى قانۇنىيەت. توغرا يول تېپىش ۋە تاپالماسلىق قانۇنغا بويسۇنىدۇ. بۇ ناھايىتى ئادىل قانۇن. بۇنى قۇرئان كەرىم بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھ بىرەر قەۋمنى ھىدايەت قىلغاندىن كېيىن، ئۇلار ساقلىنىشقا تېگىشلىك ئىشلارنى بايان قىلماي تۇرۇپ، ئۇلارنى گۇمراھ قىلمايدۇ، (يەنى گۇمراھلىققا ھۆكۈم قىلمايدۇ)، ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەر نەرسىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.» [سۈرە تەۋبە 115ـ ئايەت]

### 841ـ سۇئال: كىم ئۆزىنىڭ دۇرۇسلۇق ھالىتىدە قېلىپ قالىدۇ، دۇنيادىكى ئەڭ تۆۋەن ئورۇنغا چېكىنىپ كېتىشتىن ساقلىنىپ قالالايدۇ؟

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «پەقەت ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا.» {[سۈرە تىين 6ـ ئايەت] يۇقىرىقى ئايەتتىن گۈزەل ئەخلاق جانلىق ئىمان ۋە ياخشى ئەمەلنىڭ مېۋىسى ئىكەنلىكى ناھايىتى ئېنىق.

مانا بۇ ئىسلامنىڭ ئىنساننىڭ پاك تەبىئەتتىكى، ئۇنىڭ كۈچىيىش يولىغا تۇتقان مەيدانى. ئەمما ئىنسان تەبىئىتىنىڭ يامان تەرىپىگە نىسبەتەن ئىسلام ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرۇش، ئۇنىڭغا تىزگىن سېلىش، ئۇنى ھىدايەت تاپقان ئەقىلنىڭ باشقۇرىشىغا ساغلام تەبىئەتنىڭ يېتەكلىشىگە

بويسۇندىغان قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنسان تەبىئىتىنىڭ بىر قىسىم تەرەپلىرىنى كۆرسىتىپ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر ئىنسان ئوغلىنىڭ ئىككى تاغ ئالتۇنى بولسا، ئۈچىنچىسى بولۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ. ئادەم بالىسىنىڭ قورسىقىنى پەقەتلا توپا تولدۇرىدۇ. الله تائالا تۆۋبە قىلغۇچىنىڭ تۆۋبىسىنى قوبۇل قىلىدۇ. (مۇسلىم: 1048)

قۇرئان كەرىم ئىنسان تەبىئىتىنىڭ بۇ تەرەپلىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن بولۇپ ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئاياللار، ئوغۇللار، ئالتۇن كۇمۇشتىن توپلانغان كۆپ ماللار، ئارغىماقلار، چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى، ئۇلار دۇنيا تىرىكچىلىكىدە مەنپەئەتلىنىدىغان (ۋاقىتلىق) شەيئىلەردۇر، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا بولسا قايتىدىغان گۈزەل جاي (يەنى جەننەت) باردۇر، (شۇنىڭ ئۈچۈن باشقىغا ئەمەس جەننەتكە قىزىقىش كېرەك.)» [ئال ئىمران 14ـ ئايەت]

1.ئىسلام دەسلىپىدىلا ئىنسانىنىڭ دىققىتىنى ئۆز خاھىشقا ئەگىشىش، كۆڭۈلنىڭ ئۇززۇلمەس ۋەسۋەسىلىرىگە بويسۇنۇش كۆڭۈلنى قاندۇرالمايدۇ، ھەقىقەتكىمۇ ئۇيغۇن ئەمەس دېگەنگە قارىتىدۇ. كۆڭۈل ئۆزى ئارزۇ قىلغان نەرسىگە ئېرىشىپ مەلۇم مەزگىلدىن كېيىن يەنە بىرىگە ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلىدۇ، ئۇ ئۆز ئارزۇلىرىنى قاندۇرۇش، گۇناھ ئۆتكۈزۈش ۋە جىنايەت سادىر قىلىشقا پەرۋا قىلىپ كەتمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئان كەرىم بۇنداق خاتا خاھىشقا ئەگىشىشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دېگەن: «نەپسى خاھىشقا ئەگەشمىگىنكى، ئۇ سېنى ئاللاھنىڭ يولىدىن ئازدۇرىدۇ، ئاللاھنىڭ يولىدىن ئازغانلار ھېساب كۈنى (يەنى قىيامەت كۈنى) نى ئۇنتۇغانلىقلىرى ئۈچۈن ھەقىقەتەن قاتتىق ئازابقا دۇچار بولىدۇ.» [سۈرە ساد 26ـ ئايەت]

2.ئىنسان تەبىئىتى دىنسىزلىق ۋە ياكى مەيلىگە قويۇۋېتىش بىلەن ئەمەس بەلكى ئىمان ۋە ئەمەلى سالىھ بىلەن ياخشىلانغىنىدەك ئىنسانىنىڭ تېپىرلاپ تۇرغان ھېسسىياتىمۇ ئىمان ۋە ياخشى ئەمەللەر ئارقىلىق توغرا قېلىپقا چۈشىدۇ.

3.ئىنسانىنىڭ خاراكتېرى ۋە ھېسسىياتى پەقەت مۇستەھكەم ئەخلاق بىلەنلا توغرا يولغا چۈشىدۇ، قۇرئان ئىنسانىنىڭ ئاجىز، مەيدانسىز، شەخسىيەتچى ئىكەنلىكىنى سۈپەتلەپ بولغاندىن كېيىن بۇ رەزىللىكلەردىن قۇتۇلۇشنىڭ يولى دىن ۋە ئۇنىڭ نەسىھەتلىرى ئىكەنلىكىنى بايان قىلىدۇ: «ئىنسان ھەقىقەتەن چىدامسىز يارىتىلدى، ئۇنىڭغا (يوقسۇزلۇق ياكى كېسەللىك، يا قورقۇنچتەك) بىرەر كۆڭۈلسىزلىك يەتكەن چاغدا، زارلانغۇچىدۇر، بىرەر ياخشىلىق يەتكەن چاغدا، بېخىللىق قىلغۇچىدۇر، پەقەت (تۆۋەندىكىلەر بۇنىڭدىن) مۇستەسنا، ئۇلار نامازغا ھەمىشە رىئايە قىلغۇچىلاردۇر، ئۇلار ماللىرىدىن تىلەيدىغان پېقىرغا ۋە تىلىمەيدىغان پېقىرغا مۇئەييەن ھەق (يەنى زاكات بېرىدۇ، ئۇلار قىيامەت كۈنىگە تەستىق قىلىدىغانلاردۇر، ئۇلار پەرۋەردىگارىنىڭ ئازابىدىن قورققۇچىلاردۇر. شۈبھىسىزكى ئۇلارنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ ئازابى (ئاللاھ ئەمىن قىلغاندىن باشقا ھېچبىر ئادەم ئۈچۈن) ئەمىن بولغىلى بولمايدىغان نەرسىدۇر، ئۇلار ئەۋرەتلىرىنى (ھارامدىن) ساقلىغۇچىلاردۇر. » [سۈرە مائارىج 19ـ29]

4.ئەخلاقنىڭ ئىنسان روھىيىتىدە بىراقلا شەكىللەنمەيدىغانلىقى ھەممىگە ئايان. ئۇ بېشىدىلا مۇكەممەل، كۈچلۈك بارلىققا كەلمەيدۇ، بەلكى ئۇنىڭ بارلىققا كېلىشى ۋە پىشىپ يېتىلىشىگە جەريان كېتىدۇ. مانا بۇ ناماز، زاكاتقا ئوخشاش ئەمەللەرنىڭ تەكرار قىلىنىدىغانلىقىنىڭ ئاخىرەت

كۈنگە ئېشىنىش، ئاللاھنىڭ ئازاۋىدىن ساقلىنىشقا تەكرار چاقىرىلغانلىقىنىڭ سىرى.

خۇلاسە، ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ ساغلام تەبىئىتىنى ھۆرمەتلەيدۇ. ئۇنىڭغا مۇكەممەللىشىش يولىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. تىزگىنىسىز ھەۋەسلەردىن ئاگاھلاندۇرۇپ ئۇنىڭغا چەكلىمە قويىدۇ. ئىسلام دىنى بۇيرىغان ئىبادەتلەر ئىنسان تەبىئىتىنى قوللاش ۋە كۈچەيتىش، ھېسسىياتىنى چېنىقتۇرۇش ۋە قېلىپلاشتۇرۇش. بۇ ئىبادەتلەر ئېسىل ئەخلاق ۋە ساغلام يولنىڭ بارلىققا كېلىشىنىڭ ئاساسى بولالمىسا، ئۇنداقتا ئۇ ئىبادەتلەر مۇكەممەل ئىجرا قىلىنىدىغان ۋەزىپىسىنى ئادا قىلالمىغان بولىدۇ.

## ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاق پەزىلىتى

### 842ـ سۇئال: يېگانە ئۈلگە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام

پەيغەمبىرىمىز ھەزرىتى مۇھەممەد ئەلە يھىسسالام بارلىق ياخشى ئىشلاردا، پۈتۈن ئىنسانىيەت ئۈچۈن ئەڭ ياخشى ئۈلگە بولغىنىدەك، گۈزەل ئەخلاق، پەزىلەت، ئالىيجانابلىق قاتارلىقنىڭ ھەممىسىدە ئەڭ ياخشى ئۈلگىدۇر. شۇڭا ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارنى ھەر ئىشتا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالا منى ئۈلگە قىلىشقا بۇيرۇپ: «سىلەرگە ــ ئاللاھنى، ئاخىرەت كۈنىنى ئۈمىد قىلغان ۋە ئاللاھنى كۆپ ياد ئەتكەنلەرگە رەسۇلۇللاھ ئەڭ ياخشى ئۈلگىدۇر.» دېگەن. مەلۇمكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام يەر يۈزىدە ئىنسان ئېھتىياجلىق بولغان پۈتۈن ئىشلاردا، ئۈلگە قىلىپ ئەگىشىشكە ئەرزىيدىغان بىرلا شەخستۇر ! ئۇنداقتا، بىز ئالدى بىلەن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالا منى تونۇشقا مۇھتاجمىز. چۈنكى ئۆزىنى تونۇماستىن، ئۇنى ئۈلگە قىلغىلى بولمايدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا منىڭ ئەخلاق پەزىلىتى توغرىسىدا بايان قىلغىنىمىزدا، ئۇنىڭ ھەرگىز بېخىللىق قىلمايدىغان كەڭ قورساق، سېخىي، ھەق ئالدىدا ناھايىتى باتۇر، قىلچە زۇلۇم قىلمايدىغان ئادىل، پۈتۈن ھاياتىدا يالغان ئېيتمايدىغان ئىشەنچلىك، راستچىل ئىكەنلىكى مەشھۇر. ئاللاھ تائالا مۇسۇلمانلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا منىڭ گۈزەل ئەخلاق ۋە ئېسىل پەزىلەتلىرىگە ئەگىشىشكە ئەمىر قىلىپ مۇنداق دېگەن: «سىلەرگە ـ ئاللاھنى، ئاخىرەت كۈنىنى ئۈمىد قىلغان ۋە ئاللاھنى كۆپ ياد ئەتكەنلەرگە ـ رەسۇلۇللاھ ئەلۋەتتە ياخشى ئۈلگىدۇر.» پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەڭ ئېسىل، ئەڭ سېخىي، ئەڭ باتۇر كىشى ئىدى. بىر كېچىسى مەدىنە ئەھلى چۆچۈپ ئويغىنىشتى. كىشلەر ئاۋاز چىققان تەرەپكە مېڭىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا منى قايتىپ كېلىۋاتقان ھالدا ئۇچراتتى. ئۇ بويىنغا قىلىچ ئېسىپ ئەبى تەلھەنىڭ يالاڭ ئېتىغا مىنىپ ھەممىدىن بۇرۇن بىرىپ ئىشتىن خەۋەر تېپىپ بولغان ئىدى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسھابلىرى بىلەن دوستتەك ئۆتەتتى، ئۇلاردىن ئۆزىنى ئېلىپ قاچمايتتى، كىشلەرنىڭ مۆتىۋەرلىرىنى ھۆرمەتلەيتتى، ئۇنى قەۋمىگە رەھبەر قىلاتتى.كىشلەرنى ئاگاھلاندۇراتتى، ئۇلارنى مۇھاپىزەت قىلاتتى، ساھابىلىرىنىڭ سۈرۈشتىسىنى قىلاتتى. سورۇندىكى ھەر بىر كىشىگە باراۋەر تېگىشلىك ئورۇن بېرەتتى. ھەرقانداق ئادەم كىمنىڭ كىمدىن ھۆرمەتلىك ئىكەنلىكىنى ئالدىراپ بىلەلمەيتتى.

بىرەر ئادەم بىرەر ھاجەت بىلەن كەلسە، ئۇنىڭ يېنىدا ئولتۇرسا ياكى ئۇنىڭ يېنىغا كەلسە ئۇ ھەرگىز بالدۇر كېتىپ قالمايتتى. بىرەر كىشى ھاجىتىنى ئېيتسا ھاجىتىدىن چىقاتتى ياكى چىرايلىق سۆزلەر بىلەن كۆڭلىنى ياسايتتى. ئۇنىڭ ئەخلاقى پەزىلىتى كىشلەر ئارىسىغا كەڭ تارقالغان. ئۇ كىشىلەرنىڭ ئاتىسىغا ئوخشاش بولۇپ قالغان بولۇپ ئۇلار ئۇنىڭ ئالدىدا ھەق ـ

هوقۇقتا باراۋەر ئىدى. ئۇ داۋاملىق خۇشخۇي، چىقىشقاق، مۇلايىم بولۇپ قوپال، يىرىك، ئىغىزى سەت، ۋارقىراپ ـ جاقىرايدىغان، قارغايدىغان، قارىسىغا ماختايدىغان كىشى ئەمەس ئىدى. ئۇنىڭ بىلەن ھەرقانداق ئادەم كۆرۈشۈپ ئۆز مەقسىتىگە يېتەلەيتتى.

ئۆز ئەسھابلىرى بىلەن چاقچاقلىشاتتى، ئۇلار بىلەن پىكىرلىشەتتى، ئۇلارنىڭ بالىلىرىنى ئوينىتاتتى، قۇچىقىدا ئولتۇرغۇزاتتى. ئەر كىشى بولسۇن، تۇل بولسۇن، دېدەك بولسۇن ياكى يوقسۇل بولسۇن چاقىرىقىنى قوبۇل قىلاتتى. كېسەل كىشى مەدىنىنىڭ ئەڭ چېتىدە بولسىمۇ يوقلايتتى. ئۆزرە ئېيتقۇچىنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلاتتى. ئۇنىڭ ساھابىلىرى ئالدىدا پۇتىنى مىنگەشتۈرۈپ ئولتۇرغانلىقى ھەرگىز مەلۇم ئەمەس. يېنىغا كىرگەن كىشىلەرنى ھۆرمەتلەيتتى، بەزىدە مېھمانىنىڭ ئاستىغا كىيىمىنى سېلىپ بېرەتتى، ئۆزىنىڭ ئاستىدىكى ياستۇقىنى ئېلىپ بېرەتتى، ئولتۇرغىلى ئۇنىمىسا قەتئىي تۇرىۋالاتتى. ساھابىلىرىغا تەخەللۇس قوياتتى، ئۇلارنى ھۆرمەتلەپ ئۇلار ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان ئىسىملىرى بىلەن چاقىراتتى، ئادەتتە زۆرۈر بولۇپ قالمىسىلا ھېچكىمنىڭ سۆزىنى ئۈزىۋەتمەيتتى. ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا ئۇلارنىڭ دەرىجىسىنى ئايرىماستىن غەمخورلۇق قىلاتتى.

ئۇ ئېشەككە مىنەتتى، كەينىگە ئادەم مىنگەشتۈرۋالاتتى، يوقسۇللارنى يوقلايتتى، كەمبەغەللەر بىلەن ئولتۇراتتى، ساھابىلىرى بىلەن ئارىلىشىپ ئولتۇراتتى، سورۇن ئاخىرلاشقان بولسا ئاخىرىدا ئولتۇراتتى. مەككە پەتھى قىلىنغاندا ئۇ مۇسۇلمانلار قوشۇنى بىلەن بىللە مەككىگە كىردى، ئۇ ئۇلىغى ئۈستىدە ئاللاھ ئۈچۈن كەمتەرلىك قىلىپ بېشىنى ئېگىۋالغان بولۇپ بېشى پۇتىغا تەككىلى تاس قالغان ئىدى. ئۇ كۆپ سۈكۈت قىلاتتى، زۆرۈر بولمىسا گەپ قىلمايتتى، چىرايلىق گەپ قىلمىغان ئادەمنىڭ گېپىگە قۇلاق سالمايتتى. ئۇنىڭ كۈلكىسى تەبەسسۇم قىلىش ئىدى. سۆزلىرى ئېنىق بولۇپ زىيادە ياكى كەم ئەمەس ئىدى. ساھابىلىرى ئۇنى ھۆرمەتلەپ ۋە ئۇنىڭغا ئەگىشىپ ئۇنىڭ يېنىدا كۈلۈشكە توغرا كەلسە تەبەسسۇم قىلاتتى. ئۇنىڭ سۆزى كەڭ قورساقلىق، ياخشىلىق ۋە ئىشەنچ سۆزى بولۇپ سورۇندا ۋاراڭ ـ چۇرۇڭ يوق ئىدى، ئىززەت ـ ھۆرمەت ساقلىناتتى. ئۇ سۆزلىگەندە سورۇنداشلىرى باشلىرىدا قۇش باردەك جىمجىت ئولتۇراتتى. ئۇ ماڭسا بېرىلىپ ماڭاتتى، مېڭىشىدىن جانلىق، تېتىكلىكى بىلىنىپ تۇراتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خۇشبۇي نەرسىلەرنى ۋە خۇش پۇراقنى ياخشى كۆرەتتى، ھەمىدە كۆپ ئىشلىتەتتى. ئۇنىڭغا دۇنيا ئۆز ئايىغى بىلەن كەلگەن، غەلىبە نۇسرەت ئۇنىڭغا قۇچاق ئاچقان. ئۇ دۇنياغا بېرىلىشتىن ئۆزىنى تارتقان. ئۇ ۋاپات بولغاندا تۆمۈر كىيىمى ئائىلىسىنىڭ خىراجىتى ئۈچۈن ئالغان پۇلغا يەھۇدىنىڭ يېنىدا گۆرۈگە قويۇقلۇق ئىدى.

**843ـ سۇئال: پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەخلاقى قانداق ئىدى؟**

پەيغەمبىرىمىزنىڭ ئەخلاقى قۇرئان كەرىم ئىدى. ئۇ ئاللاھنىڭ ئەمرىگە بويسۇنۇشتا، ئىبادەتلەرنى ئورۇنلاشتا، ئاللاھ مەنئى قىلغان ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشتا، بارچە ياخشى ئىشلارنى قىلىشتا ئىنسانلارنىڭ ئالدىنقىسى ئىدى. ئۇ گۈزەل ئەخلاق جەھەتتىمۇ پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كەتكەنلىكتىن، ئىنسانىيەتنىڭ ئېيتىخارلىق ئۈلگىسىگە ئايلانغان ئىدى. پەيغەمبىرىمىزنىڭ گۈزەل ئەخلاقى ئۇنىڭ پۈتۈن ھاياتىدىكى بارلىق ئىش ئىزلىرىدا ئىپادىلەنگەن بولۇپ، تۆۋەندىكى ماۋزۇلاردا تېخىمۇ روشەن كۆرگىلى بولىدۇ:

1. ئاللاھقا قارىتا ئەخلاقى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالانى ئەڭ ياخشى تونۇغان،

ئۇنى ھەقىقى مەنىدە قەدىرلىگەن ۋە ئۇنىڭغا بولغان بەندىچىلىك بۇرچىنى ۋايىغا يەتكۈزگەن زات ئىدى. ئۇ ئاللاھنى ھەممىدىن بەك ئۇلۇغلايتتى، ھەمىشە ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئۈمىدلىنىش ۋە غەزىپىگە ئۇچراشتىن ھەزەر قىلىشتىن ئىبارەت تەڭپۇڭلۇقنى ساقلايتتى. پۈتۈن ھاياتىنى ۋە دۇنيالىقتىكى قىممەتلىك ھەر نەرسىسىنى ئاللاھنىڭ يولىغا ئاتاشتا ئىنسانىيەتكە ئۈلگە ئىدى. ئاللاھتىن كەلگەن خوشاللىق ئۈچۈن ئۇنىڭغا شۈكۈر قىلاتتى، ئۇنىڭدىن كەلگەن مۇسىبەت ياكى غەم ــ قايغۇ ئۈچۈن ئۇنىڭدىن سەۋر تىلەيتتى. ئاللاھ ئاتا قىلغان قىسمەتكە كۆڭلىدىن رازى بولاتتى. ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى بارلىق گۇناھلىرى مەغپىرەت قىلىنغان تۇرۇپ، كېچىلىرى ئاللاھقا ناماز ئوقۇپ پۇتلىرى ئىششىپ كېتەتتى.

2. ئىنسانىيەتكە قارىتا ئەخلاقى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئالەملەرگە رەھمەت بولۇپ ئەۋەتىلگەن بولۇپ، ئىمان ئېيتقان ۋە ئېيتمىغان پۈتۈن ئىنسانلارغا رەھىم شەپقەت، كەڭچىلىك، كەچۈرۈم، ئازادىلىك ۋە ھۆرلۈكنى دۇنيا تارىخىدا تۇنجى بولۇپ تەشۋىق قىلغان ھەم ئەمەلىيىتى بىلەن تەتبىق قىلغان زاتتۇر. ئۇ پۈتۈن ئىنسانىيەتنى سۆيگەنلىكىدىن ھەمىشە ئۇلارنىڭ ھىدايەت تېپىپ نىجاتلىققا ئېرىشىشىگە تىرىشاتتى ۋە ئۇلارغا ياخشىلىق تىلەيتتى. ئۇنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى دۈشمەنلىرىمۇ بىردەك سۆزلەيتتى.

3. مۇسۇلمانلارغا قارىتا ئەخلاقى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارغا ئەڭ مېھرى ــ شەپقەتلىك، ئەڭ كۆيۈمچان زات ئىدى. قۇرئان كەرىم ئۇنىڭ ئەخلاقىنى ئالاھىدە مەدھىيىلەپ « سەن ھەقىقەتەن گۈزەل ئەخلاققا ئىگىسەن » دېگەن. قۇرئان كەرىم ئۇنىڭ مۇسۇلمانلارغا بولغان گۈزەل ئەخلاقىنى ماختاپ يەنە مۇنداق دەيدۇ: « اللهنىڭ رەھمىتى بىلەن سەن ئۇلارغا مۇلايىم بولدۇڭ؛ ئەگەر قوپال، باغرى قاتتىق بولغان بولساڭ، ئۇلار چۆرەڭدىن تارقاپ كېتەتتى؛ ئۇلارنى ئەپۇ قىل، ئۇلار ئۈچۈن مەغپىرەت تىلىگىن، ئىشتا ئۇلار بىلەن كېڭەشكىن؛ (كېڭەشكەندىن كېيىن) بىر ئىشقا بەل باغلىساڭ، اللهقا تەۋەككۇل قىلغىن. الله ھەقىقەتەن تەۋەككۇل قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.» [سۈرە ئال ئىمران-159].

4. ئائىلىسىدىكىلەرگە قارىتا ئەخلاقى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئائىلىسىدىكىلەرگە ئەڭ ياخشى مۇئامىلە قىلىدىغان، ئەڭ ئۆلگىلىك بىر ئەر، ئەڭ شەپقەتلىك بىر ئاتا ۋە ئىنتايىن مەسئۇلىيەتچان بىر ئائىلە باشلىقى ئىدى. ئىمام مۇسلىم رىۋايەت قىلغان ھەدىستە، ئاياللارغا مېھرىبانلىق قىلىشتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئارتۇق بىراۋنى كۆرمىدۇق دېگەنلىكى قەيت قىلىنغان. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار خوتۇن باللىرىغا ياخشى مۇئامىلە قىلغانلاردۇر. مەن خوتۇن باللىرىمغا سىلەرگە قارىغاندا ئەڭ ياخشى مۇئامىلە قىلىمەن. ئەگەر ھەمراھىڭلار ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭ يامان گېپىنى قىلماڭلار. (تىرمىزى: 3895)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۆلەتنىڭ رەئىسى، دىن ۋە دۇنيالىق ئىشلارنىڭ رەھبىرى، ئەسكەرلەرنىڭ قوماندىنى، مەسجىدتە مۇسۇلمانلارنىڭ ئىماملىقى قاتارلىق ئېغىر يۈكلەر ۋە مەسئۇلىيەتلەر ئۈستىگە يۈكلەنگەن تۇرۇپ، بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىنى جايىدا ۋە تولۇق ئورۇندىغانىنىڭ سىرتىدا، ئائىلىسى ئېھتىياجلىق بولغان سۆيگۈ مۇھەببەت، ئۆي ئىشلىرىدا ئاياللىرىغا ياردەملىشىش، ئۇلارنىڭ خوشاللىقى ۋە دەرتلىرىنى ئاڭلاشقا ۋاقىت ئايرىش ۋە ئۇلارنىڭ كۆڭلىنى ئېلىشتىن ئىبارەت ئائىلىسىگە مۇناسىۋەتلىك بۇرچىنىمۇ ھېچ ئۇنتۇپ قالمايتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللارنىڭ ئىسلام دىنىدىكى قەدىر قىممىتىنى ناھايىتى ياخشى بىلگەن ۋە ئۇلارغا كۆيۈنگەنلىكتىن، ئۆي ئىشلىرىدا ئاياللىرىغا ياردەملىشەتتى، ئۇلارغا ئىغىرلىق سالمايتتى، ئۆزىنىڭ كىيىملىرىنى ئۆزى ياماپ، بەزىدە ئۆزى يۇيۇپ كىيەتتى، يېمەك ئىچمەكلىرىنى كۆپ ھاللاردا ئۆزى تەييارلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ھەزرىتى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيدە قىلىدىغان ئىشلىرى توغرۇلۇق سورالغىنىدا « رەسۇلۇللاھ : ئۆيدە باشقا ئىنسانلارغا ئوخشاش بىر ئىنسان ئىدى، ئۆزىنىڭ كىيىمنى يامايتتى، ماللىرىنى ساغاتتى، ئۆزىنىڭ ئىشلىرىنى ئۆزى قىلاتتى » دەپ جاۋاب بەرگەن.

5. بالىلارغا قارىتا ئەخلاقى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر كىشىگە ئۇنىڭ ئەقلى ۋە سەۋىيىسىگە مۇناسىپ مۇئامىلىدە بولاتتى. بالىلارنى ۋە ئۇلارنى خوشال قىلىشنى بەكمۇ ياخشى كۆرەتتى. بالىلارنىڭ قىينىلىپ قېلىشىغا زادى چىداپ تۇرالمايتتى. ھەمىشە يېتىملەرنىڭ بېشىنى سىلايتتى. بەزىدە بالىلارنىڭ ئەقلىگە ماسلىشىپ ئۇلار بىلەن ئويۇن ئوينايتتى. بالىلارمۇ بۇ ئۇلگىلىك پەيغەمبەرنى ئۆز ئاتا ــ ئانىسىدىنمۇ بەك سۆيەتتى ۋە ھەمىشە ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولۇشنى تىلەيتتى. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەسەن ئىبنى ئەلىنى سۆيۈپ قويدى. ئۇلارنىڭ يېنىدا ئولتۇرغان ئەقرە ئىبنى ھابىس تەمىمىي: مېنىڭ ئون بالام بار. ئۇلاردىن ھېچبىرىنى سۆيۈپ باقمىدىم، دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا قاراپ قويۇپ: رەھىم شەپقەت قىلمىغان كىشىگە رەھىم شەپقەت قىلىنمايدۇ، دېدى. (بۇخارى: 5997)

6. دۈشمەنلىرىگە قارىتا ئەخلاقى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دۈشمەنلىرىگىمۇ ناھايىتى مېھرى شەپقەتلىك زات بولغانلىقتىن، ئۇلار ئىچىدىمۇ چوڭقۇر ھۆرمەتكە ئىگە ئىدى. دۈشمەنلىرى ئۇنىڭ چاقىرغان دىنىنى ئىنكار قىلغان بولسىمۇ، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ گۈزەل ئەخلاقىنى، راستچىللىقىنى ۋە ئىنسانىيەتتە بولۇشقا تېگىشلىك مېھرى ــ شەپقەت، رەھىمدىللىق، ئادالەت ۋە باشقىمۇ بارلىق ئېسىل سۈپەتلەرنىڭ ئۇنىڭدا مۇجەسسەملەنگەنلىكىنى ئىقرار قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ئۇنىڭ ساھابىلىرىغا ئىنسان چىداپ تۇرالمايدىغان ئېغىر زۇلۇملارنى سالغان، ئۇلارنى ئەڭ ۋەھشى قىيىن ــ قىستاقلارغا ئالغان، ھەتتا ئۇلارنى ئۆز يۇرتلىرىدىن قوغلاپ چىقارغان، بۇنى ئاز دەپ ئۇلارنىڭ مال ــ مۈلۈكلىرىنى خالىغانچە تالان ــ تاراج قىلغان، ئۆيلىرىنى كۆيدۈرۈپ تاشلىغان قۇرەيش قەبىلىسى باشچىلىقىدىكى مەككىلىك ئەرەبلەر مەككە ئازات بولغان كۈنى بىر تەرەپتىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنى قانداق ئېغىر جازالارغا تارتىدىغانلىقىنى كۈتسە، يەنە بىر تەرەپتىن مېھرى ــ شەپقىتى ھەممىگە ئومۇم بولغان بۇ ئۇلۇغ زاتنىڭ شەپقىتىگە تەلمۈرۈپ، قاتتىق قورقۇنچ ئىچىدە تۇرۇشقاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنى « ! تارقىلىڭلار، ئازات سىلەر » دېگەنلىكى، مەككىنىڭ ئۇرۇش جىنايەتچىلىرىدىن بىرى بولغان، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامغا ۋە ئىسلام دىنىغا قاتتىق ئۆچمەنلىكى بىلەن تونۇلغان ۋە بارچە ئېغىر جىنايەتلەرنىڭ ھەممىنى ئىشلىگەنىنىڭ سىرتىدا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىزى زەينەب رەزىيەللاھۇ ئەنھانى ئۇرۇپ قۇرسىقىدىكى بۇۋىقىنى چۈشۈرۈۋەتكەن ھىبار ئىبنى ئەسۋەد دېگەن ئادەمنى كەچۈرىۋەتكەنلىكى ئىنسانىيەت تارىخىدا مىسلى كۆرۈلمىگەن بىر كەچۈرۈم بولغانلىقتىن، ئەرەبلەر توپ ــ توپ بولۇپ ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئىسلام دىنىغا كىرىشكە باشلىغان

ۋە ئەرەب يېرىم ئارىلى قىسقا مۇددەت ئىچىدە ئىسلام دىيارىغا ئايلانغان.

7. ئۇرۇش ئەسناسىدىكى ئەخلاقى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام، مەسىلىنى ئۇرۇشسىز ھەل قىلىشقا تىرىشاتتى. پەقەت ئۇرۇش قىلىشتىن باشقا چارە قالمىغان ياكى دۈشمەنلەر بېسىپ كەلگەن ۋاقىتتىلا ئۇرۇش قىلىشنى قارار قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قېتىم ئۇرۇشقا چىقىشتىن ئاۋۋال ئەسكەرلىرىگە يول يورۇق بېرىپ « سىلەرگە تىغ تەڭلىمىگەنلەرنى، ياشانغانلارنى، ئاياللارنى، باللارنى ئۆلتۈرمەڭلار ! زىرائەتلەرنى نابۇت قىلماڭلار، دۈشمەنلەرنىڭ بەدەنلىرىنى پارچىلىماڭلار، ئەسىرلەرنى خورلىماڭلار دەپ جېكىلەيتتى.»

8. ھايۋانلارغا قارىتا ئەخلاقى. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ شەپقىتى ئىنسانلارغىلا ئەمەس، بەلكى ھايۋانلارغىمۇ شامىل ئىدى. نان، سۇ بەرمەستىن باغلاپ قويغانلىقى تۈپەيلى ئۆلگەن بىر مۈشۈك سەۋەبلىك بىر مۆئمىنە ئايالنىڭ دوزىخى بولۇپ كەتكەنلىكىنى، بىر بۇزۇق ئايالنىڭ ئۇسسۇزلۇقتىن تىلىنى چىقىرىپ تەلمۈرۈپ تۇرغان بىر ئىتنى ئۈتۈكىنى سېلىپ، قۇدۇقتىن سۇ ئېلىپ سۇغۇرغانلىقى ئۈچۈن جەننەتتى بولۇپ كەتكەنلىكىنى مۇسۇلمانلارغا سۆزلەپ بېرىش ئارقىلىق بارلىق جان ئىگىلىرىگە رەھىم ــ شەپقەت قىلىشنى ئۆگەتكەن زات مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامدۇر. بىر ھايۋاننىڭ ئۆلۈمگە سەۋەب بولغانلىق تۈپەيلى بىر مۆئمىنە ئايالنىڭ دوزاخقا، يەنە بىر ھايۋاننىڭ جېنىنى قۇتقۇزۇپ قويغان بىر بۇزۇق ئايالنىڭ بۇ ياخشىلىقى ئۈچۈن جەننەتكە لايىق بولغانلىقىدىن ئىبارەت بۇ ئاددىيغىنە قىسسە چوڭقۇر مەنىگە ئىگە بولۇپ، بىزگە شەپقەتنىڭ ئاللاھ تائالا دەرگاھىدا قانچىلىك كاتتا ئورنى بار ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈرۈپ بەرگەن. ئۇ ھايۋانلارنى بۇغۇزلىغاندىمۇ ئۇلارغا رەھىم شەپقەت كۆرسىتىشنى بۇيرىغان ئاللاھ ھەممە نەرسىگە رەھمەتنى پۈتتۈەتكەن. ئەبۇ ئۇمامەدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى قۇشقاچ چاغلىق نەرسە بوغۇزلىسىمۇ، ئۇنىڭغا رەھىم قىلسا، قىيامەت كۈنى الله ئۇنىڭغا رەھىم قىلىدۇ. (ئەلكەبىر 7915)

9. مۇھىت ۋە تەبىئەتكە قارىتا ئەخلاقي. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام مۇھىت تازىلىقىنى ۋە تەبىئەت ساپلىقىنى ساقلاشقا ئەڭ زور ئەھمىيەت بەرگەن زات بولۇپ «پاكىزلىق ــ ئىماننىڭ يېرىمىدۇر. »، دېگەن پرىنسىپنى ئېلان قىلىش ئارقىلىق، ئۆي ئىچىنى، كىيىم ــ كېچەكلەرنى، يېمەك ــ ئىچمەكلەرنى ۋە بەدەننى پاكىز تۇتۇشقا بۇيرىغان، ناماز ئوقۇش، قۇرئان تىلاۋەت قىلىش، كەبىنى تاۋاب قىلىشقا ئوخشىغان ئىبادەتلەرنى تاھارەتتىن ئىبارەت پاكىزلىق بىلەن ئورۇنلاشقا، كۆپچىلىك توپلىشىدىغان ئورۇنلارغا يۇيۇنۇپ، خۇشبۇيلارنى سۈرتۈپ بېرىشقا ئەمر قىلغان ئىدى. مۇندىن باشقا ھەج ۋە ئۆمرە قىلغۇچىلارنىڭ مەككىنىڭ دەل ــ دەرەخلىرىنى، ئۆسۈملۈكلىرىنى ۋە زىرائەتلىرىنى كېسىشتىن ۋە يۇلۇشتىن مەنئى قىلغانلىقى، ئۇرۇش ئەسناسىدا ئەسكەرلەرنىڭ زىرائەتلەرنى نابۇت قىلماسلىقنى، دەل دەرەخلەرنى كەسمەسلىكنى ۋە ئوت قويماسلىقنى قاتتىق جېكىلىگەنلىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەبىئەتنى قانچىلىك سۆيىدىغانلىقى ۋە ئۇنى ئاسراشقا قانچىلىك ئەھمىيەت بېرىدىغانلىقىنى كۆرسىتىدۇ.

10. سۆھبەتداشلىرىغا قارىتا ئەخلاقى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ ئالىي پەزىلىتى ۋە گۈزەل ئەخلاقى بىلەن سۆھبەتداشلىرىنى ئۆزىگە جەلب قىلىۋالاتتى. ئۇنىڭ بىلەن بىر قېتىم سۆھبەتلىشىش پۇرسىتىگە ئىگە بولغان ئادەم قايتا سۆھبەتلىشىشنى ئارمان قىلاتتى. قىسقىسى، ئۇنىڭ سۆھبىتىگە تويمايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىراۋ بىلەن سۆھبەتلەشكەندە، ئۇنىڭ

سۆزىنى كەسمەيتتى ۋە بۇنداق قىلىشنى ئەخلاقسىزلىق دەپ بىلەتتى. سۆزلەۋاتقان كىشىدىن ھېچ ۋاقىت يۈزىنى باشقا تەرەپكە چۆرىمەيتتى. ئۇنىڭ سۆزىنى دىققەت بىلەن ئاڭلايتتى. قارشى تەرەپنىڭ ئەدەپسىزلىكىگە ھەرگىزمۇ ئاچچىقلاپ قالمايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنتايىن كىچىك پېئىل ۋە تولىمۇ كەمتەر زات بولۇپ، كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا ــباشقا مىللەتلەر كاتتىلىرىغا ئورنىدىن تۇرغاندەك ــ ئورۇنلىرىدىن تۇرۇشنى ياقتۇرمايتتى. ئولتۇرغاندا ئادەتتىكى كىشىلەردەك قەيەردىن ئورۇن تەگسە شۇ يەردە ئولتۇراتتى. ئاجىزلارنى ۋە كەمبەغەللەرنى خور كۆرمەيتتى، ئۇلارنى ياخشى كۆرەتتى، ئۇلارنىڭ بېشىنى سىلايتتى.

## تۆتىنچى باپ. ئىسلامىي ئەخلاقنىڭ مەزمۇن دائىرىسى

### 844ـ سۇئال: ئەخلاقنىڭ دائىرىسى ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ

ھەربىر دىنىنىڭ ئۆز ئالاھىدىلىكى ھېسابلىنىدىغان ئۆزىگە خاس شوئارلىرى بار.

ئېنىقكى، ئىسلام دىنىدىمۇ مۇئەييەن قانۇنلار بولۇپ ئۇنىڭغا مۇسۇلمان بولغان كىشىلەر ئەمەل قىلىدۇ. بۇ ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى تۇراقلىق ئىش. بۇنىڭ باشقىلار بىلەن مۇناسىۋىتى يوق. لېكىن ئەخلاقى تەلىملەر بۇنداق ئەمەس. ھەربىر مۇسۇلمان پۈتۈن يەرشارى ئاھالىسىگە ئومۇميۈزلۈك ھالدا، سەممىمىي ھالدا گۈزەل ئەخلاق بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا بۇيرۇلغان، مەسىلەن: مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمانغا ۋە مۇسۇلمان ئەمەس كىشىلەرگە راست سۆزلىشى زۆرۈر. كەڭ قورساق بولۇش، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ئادەمگەرچىلىك، ئۆزئارا ھەمكارلىشىش، مەردلىك قاتارلىقلارمۇ شۇنداق. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەزلۇمنىڭ دۇئاسى، گەرچە ئۇ پاسىق بولغان تەقدىردىمۇ ئىجابەت بولىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ پاسىقلىقى ئۆزىگىدۇر. (ئەھمەد: 8577)

بۇ بايانلار مۇسۇلمانلارنى قارشى دىندىكىلەرگە يامانلىق قىلىشتىن چەكلەيدۇ. باشقا دىندىكىلەر بىلەن بولغان ئەڭ ياخشى مۇناسىۋەتنىڭ پاكىتلىرىدىن بىرى تۆۋەندىكى ھەدىستۇر.

مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ئائىلىسىدە بىر قوي سويۇلدى. ئۇ ئۆيگە كەلگەندىن كېيىن: يەھۇدىي قوشنىمىزغا بەردىڭلارمۇ؟ يەھۇدىي قوشنىمىزغا بەردىڭلارمۇ؟ مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ماڭا قوشنىغا ياخشىلىق قىلىشنى تەۋسىيە قىلىۋەرگەچكە، كېيىنچە قوشنىنى مىراسخور قىلىپ قويىدىغان ئوخشايدۇ دەپ ئويلاپ قالغانىدىم دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دېدى. (تىرمىزى: (1943

شۇنىڭدەك ئىسلام دىنى ھەربىر ئىنساننى ئۆز ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا گەرچە ئۇلار كاپىر بولسىمۇ غەمخورلۇق قىلىشقا بۇيرىغان، ئۇنىڭ ھەققەتتىنى چىڭ تۇتۇشى كاپىر ئائىلىسىگە قوپاللىق قىلىشنى تەلەپ قىلمايدۇ. قۇرئان ۋە ھەدىستىكى ئاساسىي ئەخلاق بولسا، ئۇ پۈتۈن دىن شۇنداقلا ئۆز نۆۋىتىدە پۈتۈن دۇنيا، ئەگەر قايسى بىر مىللەتنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىگە تەسىر يەتسە ياكى كىشىلەر ئارىسىدىكى ئورنى تۆۋەنلىسە، بۇ ئىبسىل پەزىلەتنىڭ چېكىنگەنلىكى، ئەخلاقنىڭ مەغلۇپ بولغانلىقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك.

### 845ـ سۇئال: ئىسلامدا ساداقەتمەنلىكنىڭ موھىملىقى

ئاللاھ كائىناتنى ھەقىقەت بىلەن ياراتقان، ئىنسانىيەتتىن ھەقىقەت ئۈچۈن ياشاشنى، پەقەت ھەقىقەتنى سۆزلەشنى، ھەقىقەتنى قىلىشنى تەلەپ قىلغان.

ئىنسانىيەتنىڭ ئازغۇنلۇقى، بەختسىزلىكى ئۇلارنىڭ بۇ ئېنىق پرىنسىپنى ئۇنتۇغانلىقى، ساختىلىقلار ۋە پۇچەك خىياللار ئۇلارنىڭ روھى ۋە تەپەككۇرىنى ئېگەللىۋېلىپ، تۈز يول ۋە ئەمەل قىلىشقا تېگىشلىك ھەقىقەتلەردىن يىراقلاشتۇرۇۋەتكەنلىكىدىن كېلىپ چىققان.

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەر قانداق ئىش، ھەرقانداق مەسىلە ۋە ھەرقانداق ھۆكۈمدە ساداقەتمەن بولۇش، مۇسۇلمان ئەخلاقلىرى ئىچىدىكى ئەڭ ئاساسلىق بىر تارماق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ساداقەتمەنلىك ئۇلارنىڭ ئەڭ ئاساسلىق ھەرىكەت شەكلىدۇر. يالغان ئېيتىش، ۋەدىگە خىلاپلىق قىلىش، ساختىلىق قىلىشلار بولسا مۇناپىقلىقنىڭ، دىن بىلەن ئالاقىسىنىڭ ئۈزۈلگەنلىكىنىڭ ئالامىتىدۇر ياكى ئۇ ھىيلىگەرلەر ۋە ساختىلىق قىلغۇچىلار يەنى ئەمەلىيەتتە خىلاپلىق قىلىشتا يالغانچىلارنىڭ ئۇسلۇبى بويىچە دىن بىلەن ئالاقىلىشىش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**846ـ سۇئال: ئىسلامدىكى قەبىھ يالغانچىلىق**

يالغانچىلىق ئوچۇق رەزىللىك بولۇپ، كۆڭۈلگە بۇزۇقچىلىق سىڭىشىپ كىرگەنلىكتىن، ھېچبىر زۆرۈرىيەتسىز ئىيمەنمەستىن، يامانلىققا ئارىلىشىپ قالماستىن بەلكى يامانلىقنى ئىجاد قىلىشقا باشلىغانلىقىدىن دېرەك بېرىدۇ.

دىنغا يالغان ئېيتىش ئەڭ قەبىھ گۇناھ بولۇپ، ئۇنىڭ دەسلىپى ئاللاھ ياكى ئۇنىڭ پەيغەمبىرى دېمىگەننى دېدى دېيىشدۇر. بۇ خىل يالغانچىلىقنىڭ ماھىيىتى قەبىھ، نەتىجىسى دەھشەتلىكدۇر.

**847ـ سۇئال: ئىسلام دىنىنىڭ بالىلارغا بولغان راستچىللىق تەربىيەسى**

ئەۋلادلىرىمىز ئۆزلىرىنىڭ بارلىق گەپ ـ سۆزلىرى ۋە ئىش ـ ھەرىكەتلىرىدە راستچىل بولغان، راستچىللىقنى ئۆزلىرىگە سىڭدۈرگەن ھالەتتە چوڭ بولسۇن ئۈچۈن ئىسلام دىنى بالىلارغا كىچىكىدىن باشلاپلا راستچىللىق تەربىيىسى بېرىشنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

**848ـ سۇئال: يالغانچىلىقنىڭ ئالامەتلىرى ۋە يامان ئاقىۋەتلىرى**

شەرىئەت بەلگىلىگۈچى ئاللاھ، ھېچكىمگە ھەقىقەتتىن ئۆزىنى قاچۇرۇش ياكى ئۇنى بېكىتىشكە سەل قاراشقا يوچۇق قالدۇرماسلىق ئۈچۈن يالغان ئېيتىشنىڭ خەترى ۋە ئۇنىڭ يامان ئاقىۋەتلىرىنى بىزگە تولۇق بايان قىلىپ بەرگەن.

1.بەزى كىشىلەر كۆڭۈل ئېچىش ئۈچۈن يالغان خەۋەر يەتكۈزسە ياكى گەپ توقۇسا گۇناھ بولماس دەپ ئويلاپ چاخچاق قىلىپ يالغان ئېيتىدۇ، ھالبۇكى كۆڭۈل ئېچىشنى دۇرۇس قىلغان ئىسلام دىنى كۆڭۈل ئېچىش ئۇسۇللىرىنىڭ ھەقىقەت ۋە ساپ راستچىللىق دائىرىسىدە بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ، چۈنكى پەقەت ھالال ئىشلارنى قىلىش، ھەقىقەتكە بويسۇنۇش، ھارام ۋە ناھەقچىلىكتىن ئۆزىنى تارتىش مۇھىم.

بەھز ئىبنى ھەكىم دادىسى ئارقىلىق بوۋىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: كىشىلەرنى كۈلدۈرۈش ئۈچۈن يالغان سۆز قىلغان كىشىنىڭ ھالىغا ۋاي، ئۇنىڭ ھالىغا ۋاي، ھالىغا ۋاي!. (تىرمىزى: 2315)

2.شۇنداق كىشىلەرمۇ باركى، ئۇلار ئەتراپىدىكىلەرنى تېخىمۇ كۈلدۈرۈش ئۈچۈن كۈچىنىڭ بارىچە تىرىشىدۇ، ھەتتا دوستلىرى ياكى دۈشمەنلىرىنىڭ ئېغىزلىرىدا ئېقىپ يۈرگەن، ئۆزىنىڭ ئابرۇيىغا داغ تەككۈزىدىغان، دۈشمەنلىرىنىڭ مەسخىرىسىگە قالىدىغان يالغان ـ ياۋىداق سۆزلەرنى قىلىشتىنمۇ ئىيمەنمەيدۇ. دىنىمىز بۇ خىل مەسىلەكنى قاتتىق چەكلىگەن. چۈنكى ھەقىقەت شۇكى، يالغان ئېيتىش بىلەن بولغان ئويۇن غەم ـ قايغۇ ۋە كۆڭۈل ئازارلىقى بىلەن ئاخىرلىشىدۇ.

3. ماختانچاقلىق يالغانچىلىقنىڭ تۈنجى قەدىمى، مۇسۇلمان باشقىلارنى تەرىپلىگەندە پەقەت ئۆزى بىلىدىغان ياخشى تەرەپلىرىنىلا ئوتتۇرىغا قويىشى، ئارتۇقچىلىقلىرىنى گەۋدىلەندۈرۈشتە چېكىدىن ئاشۇرىۋەتمەسلىكى لازىم، چۈنكى ماختالغۇچىنىڭ لاياقىتى قانچىلىك بولۇشتىن قەتئىنەزەر تەرىپلەشنى چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىشنىڭ ئۆزى بىر خىل يالغانچىلىق بولۇپ ھېسابلىنىدىغان خاتا قىلمىشدۇر.

4. نۇرغۇن كىشىلەر باركى، ئۆزۈن قەسىدىلەرنى توقۇپ، پاساھەتلىك نۇتۇقلارنى ئوقۇپ قۇرۇق مەدھىيىلەرنى كاتتىۋاشلارغا يېلىنىدىغان دەسمايە قىلىۋالغان، ئۇلار تەخمىنسىگە ماختاپ ئۆزلىرى بىلگەنچە جۆيلۈيدىغان بولغاچقا ئۇنىڭ ـ بۇنىڭدىن ئازغىنا دۇنياغا ئېرىشىش ئۈچۈن كۆپ ھاللاردا زالىم ھاكىملارنى ئادىل دەپ، قورقۇنچاق دۆتلەرنى باتۇر دەپ ماختاپ قويىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ خىل ساختىپەز، غالچىلارغا تاكى ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ ساختىلىقىدىن يانمىغۇچە ئۇلارنى ئارىغا ئالماسلىقنى، رەسۋالىق ۋە مەھرۇملۇق ئىچىدە قالدۇرۇشنى تەۋسىيە قىلغان. ئەبۇ بەكرىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھۇزۇرىدا يەنە بىر ئادەمنى ماختىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئىسىت ساڭا! بۇرادىرىڭنىڭ بويننى چېپىۋەتتىڭ دېدى ۋە بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىدى. ئاندىن: بىرىڭلار بىر كىمنى زادى ماختىماقچى بولسا ۋە ھەقىقەتەن ئۇ كىشىدە شۇ خىسلەت تېپىلسا: مەن پالانىنى مۇنداق دەپ ئويلايمەن، توغرىسىنى اللە بىلگۈچىدۇر. مەن پالانىنى مۇنداق ـ مۇنداق دەپ بىلىمەن ۋە اللە تائالا ئاقىۋىتىنى خەيرلىك قىلىدۇ دەپ ئويلايمەن، دېسۇن دېدى. (بۇخارى2662)

ئاقىل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قانداق قىلغاندا يېلىنىش ۋە زىيادە ماختاشتىن خالىي بولۇپ، ماختالغۇچىنى مەغرۇرلۇق ۋە ئۆزىنى چوڭ تۇتۇشتىن ساقلاپ قالغىلى بولىدىغانلىقنى بىزگە ئۆگەتكەن.

5. سودىگەر مېلىنى چۈشەندۈرۈش، باھاسىنى ئوتتۇرىغا قويۇش قاتارلىقلاردا يالغان ئېيتىشى مۇمكىن، بىزدىكى تىجارەت ئۈچىغا چىققان ئاچكۆزلۈك ئۇستىگە قۇرۇلغان بولۇپ، ساتقۇچى قىممەت سېتىۋېلىشنى كۆزلىسە، سېتىۋالغۇچى ئەرزان ئېلىۋېلىشنى كۆزلەيدۇ، شەخسىيەتچىلىك بازار ۋە مەھەللىلەردىكى ئالماشتۇرۇش ھەرىكەتلىرىگە ھۆكۈمرانلىق قىلىۋاتىدۇ. ئىسلام دىنى بۇ خىل ياۋۇز مۇئامىلە ۋە ئۇنىڭدىكى قۇرۇق گەپ، جەڭگى ـ جېدەللەرنى يامان كۆرگەن.

بىر قىسىم مال سېتىۋالغۇچىلار ساددا، سودا تەجرىبىسى كەمچىل بولغاچقا مال ئىگىسى نېمە دېسە شۇنىڭغا تېزلا ئىشىنىپ كېتىدۇ. ئىمانىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بۇ ساددىلىقىدىن پايدىلىنىپ ھەسسىلەپ پايدا ئېلىشنى ياكى مالنىڭ ئەيىبىنى يوشۇرۇشنى كۆزلىمەسلىكىمىز لازىم.

**849ـ سۇئال: يالغان گۇۋاھلىق بېرىش ۋە ئۇنىڭ يامان ئاقىۋەتلىرى**

يالغان گۇۋاھلىق بېرىش ئەڭ يامان گۇناھ بولۇپ، مۇسۇلمان گۇۋاھلىقتىن ئۆتكەن چاغدا گەرچە ئۆزىگە ئەڭ يېقىن بولغان، ئۆزى ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان كىشىگە زىيان يېتىدىغان بولسىمۇ ھەقىقەتتە چىڭ تۇرىدۇ، تۇغقانچىلىق ياكى گۇرۇھۋازلىق ۋە ياكى ئۈمىد، قورقۇنچ دېگەنلەر ئۇنى ھەقىقەتتىن تاندۇرىۋېتەلمەيدۇ.

1. مەسلىھەت كېڭىشى ياكى خەلق ئىشلىرى ئورۇنلىرىغا تەيىنلەنگەن كىشىلەرنى ساپلاشتۇرۇش گۇۋاھلىقنىڭ قاتارىدىن بولۇپ، كىمكى ئىشەنچسىز، ئامانەتكە خىيانەت قىلىدىغان

لاياقەتسىز كىشىلەرنى تاللاپ قويسا يالغان ئېيتقان، ھەقىقەتنى بۇرمىلىغان، يالغان گۇۋاھلىق بەرگەن ۋە ئادىللىق قىلمىغان بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۈيۈك ئاللاھ مۇنداق دېگەن: «ئى مۆئمىنلەر! خۇدالىق ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىشتە، ئۆزەڭلارنىڭ ياكى ئاتا- ئاناڭلارنىڭ ياكى تۇغقانلىرىڭلارنىڭ زىيىنىغا (گۇۋاھلىق بېرىشكە) توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ، ئادالەتنى بەرپا قىلىشقا تىرىشىڭلار، (گۇۋاھلىق بېرىلگۈچى) باي بولسا (ئۇنىڭغا رىئايە قىلماستىن)، ياكى پېقىر بولسا (ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتماستىن) ھامان ئادىل گۇۋاھ بولۇڭلار، الله سىلەردىن ئۇلارغا يېقىندۇر (يەنى ئۇلارنىڭ مەنپەئەتىنىڭ نېمىدە بولىدىغانلىقىنى ئوبدان بىلىدۇ)، نەفسى- خاھىشىڭلارغا ئەگىشىپ (ھەقىقەتتىن) بۇرۇلۇپ كەتمەڭلار. ئەگەر تىلىڭلارنى تولغىساڭلار (يەنى گۇۋاھلىقتىكى پاكىتنى بۇرمىلىساڭلار)، ياكى گۇۋاھلىقتىن باش تارتساڭلار، مۇنداقتا الله ھەقىقەتەن سىلەرنىڭ قىلمىشىڭلاردىن خەۋەردار بولۇپ تۇرغۇچىدۇر.»

2.يالغان گۇۋاھلىق بېرىش سېپى ئۆزىدىن يالغانچىلىق بولۇپ، ھەقىقەت يوشۇرلۇپلا قالماستىن بەلكى ئورنىغا ناھەقنى دەسسىتىش ئۈچۈن ھەقىقەتكە كۆز يۇمىلىدۇ، ئۇنىڭ خۇسۇسىي مەسىلىلەردە شەخسلەرگە، ئومۇمىي مەسىلىلەردە كەڭ خەلق ئاممىسىغا ئېلىپ كېلىدىغان خەتىرى بەك چوڭ. شۇ ۋەجىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنتايىن ئەنسىرىگەن.

3. ھەرخىل ھۇنەر ـ كەسىپ ئەھلىلىرى ئۆزلىرىنىڭ سۆزلىرىنى رىئايە قىلىشقا تېگىشلىق قانۇنغا ئاپلاندۇرۇش يەنى دېگەنلىرىگە ئەمەل قىلىشلىرى، ۋەدىلىرىگە خىلاپلىق قىلماسلىقلىرى لازىم. ئەپسۇسكى، دىنىمىز يالغان ۋەدىلەرنى مۇناپىقلىقنىڭ ئالامىتىدىن ھېسابلىغان تۇرۇقلۇق نۇرغۇن مۇسۇلمانلار ئارىسىدا يەڭگىللىك بىلەن ۋەدە قىلىش، قىلغان ۋەدىلىرىگە ئۆزلىرى ئەمەل قىلماسلىقتەك يامان ئادەت پەيدا بولۇپ قالغان.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەتتا پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلىشىنىڭ ئالدىدىمۇ ئۆزىنىڭ دېگىنىگە ئەمەل قىلاتتى، ئاڭلىغانلىرىنى ھۆرمەتلەيتتى، بۇ ئۇ زاتتىكى مۇكەممەل ئەركەكلىكنىڭ ئالامىتى ئىدى.

4.بەزىلەر خاتالىق ئۆتكۈزۈپ قويغان ۋاقىتلىرىدا يالغان ئېيتىش ئارقىلىق ئاقىۋەتتىن قۇتۇلماقچى بولىدۇ، ئەمما بۇ ئەخمەقلىق، خورلۇق ۋە بىر يامانلىقتىن تېخىمۇ يەنە بىر يامانلىققا كىرگەنلىك بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئىنسان ئۆزىنىڭ خاتالىقىنى ئېتىراپ قىلىشى كېرەك، بەلكى ئۇنىڭ راستچىللىقى ۋە پۇشايمان قىلىشى ئازابىنى يەڭگىللىتىشى مۇمكىن.

**850- سۇئال: ھەق سۆزلىگەن كىشىنىڭ ئىسلامدىكى مۇكاپاتى**

ھەق سۆزلىگەن چاغدا ئۆزىگە خەۋپ يېتىپ قېلىشتىن ئەنسىرىسىمۇ مۇسۇلمانغا لايىقى شۇكى، يۈرەكلىك بولۇپ، يالغانچىلىقنىڭ مەينەتچىلىكىدىن ئۆزىنى تارتىشى زۆرۈر.

گەپ ـ سۆزدە راستچىل بولۇش ئىش ـ ھەرىكەتلەردە راستچىل بولۇشقا ئېلىپ بارىدۇ ـ دە، تەدرىجىي ھالدا ئەھۋالى ياخشىلىنىدۇ، شۈبھىسىزكى ئىنساننىڭ ھەقىقەتنى ياخشى كۆرىشى ئۇنىڭ قەلبى ۋە تەپەككۇرىغا نۇر بېغىشلايدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ مۇنداق دېگەن:

«ئى مۆئمىنلەر! ئاللاھتىن قورقۇڭلار، توغرا سۆزنى قىلىڭلار، ئاللاھ سىلەرنىڭ ئەمەللىرىڭلارنى تۈزەيدۇ، (يەنى سىلەرنى ياخشى ئەمەللەرگە مۇۋەپپەق قىلىدۇ)، گۇناھڭلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ، كىمكى ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلسا زور مۇۋەپپەقىيەت قازانغان بولىدۇ.» [سۈرە ئەھزاب 70ـ71ـ ئايەت]

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: راستچىللىق ياخشىلىقتۇر، ياخشىلىق جەننەتكە باشلايدۇ. بەندە داۋاملىق راست سۆزلىسە، ئاخىرى اللەنىڭ ھۇزۇرىدا راستچىل دەپ يېزىلىدۇ. يالغانچىلىق گۇناھتۇر، گۇناھ ئىشلار دوزاخقا باشلايدۇ، بەندە داۋاملىق يالغان سۆزلىسە، ئاخىرى اللەنىڭ ھۇزۇرىدا يالغانچى دەپ يېزىلىدۇ. (مۇسلىم: 2607)

### 851ـ سۇئال: ئىخلاسنىڭ ئىسلام ئۈممىتىگە بولغان پايدىسى

ئىخلاس بىلەن قىلىنغان ئىش شەك بولمىغان ئىشتۇر. چۈنكى ئۇ ئىشەنچتىن تۇغۇلغان، خاھىش ئارىلاشمىغان ئىشتۇر. چۈنكى ئۇ ساپ ئېتىقاد بىلەن يۇغۇرۇلغان، ئەگرىلىك بولمىغان ئىشتۇر، ئۇ ھەقىقەتتىن ئۇقچۇپ چىققان، ھەرقايسى مىللەتلەرنىڭ ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرالىشى ياكى قىلدۇرالماسلىقى شۇ مىللەت پەرزەنتلىرىنىڭ قانچىلىق ئىخلاس بىلەن ئىشلىشىگە باغلىق. ئۇلارنىڭ ئىخلاس بىلەن ئىشلەشتەك بايلىقى كۆپ بولسا تېزلا ئىلگىرىلەپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا ئوتتۇرا يولدا ھېرىپ قالىدۇ. چۈنكى قولىنىڭ ئۇچىدا ئىشلەپ قويۇش، تېگىگە يەتمەسلىك، بىلەرمەنلىك قىلىش ۋە سەل قاراش دېگەنلەر ھېچكىمگە قىلچىلىك پايدا ئېلىپ كەلمەيدۇ.

### 852ـ سۇئال: ئىشەنچلىك بولۇشنىڭ مەنالىرى

ئىسلام دىنىمىز ئۆز ئېتىقادچىلىرىنىڭ ئاللاھنىڭ ھەم كىشىلەرنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى ساقلايدىغان، ئىش ـ ھەرىكەتتە ئاشۇرۇش ياكى سەل قاراشتىن يىراق بولىدىغان قەلبىنىڭ بولۇشىنى ئۈمىد قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ئىشەنچلىك بولۇشىنى كۈچلۈك تەلەپ قىلىدۇ.

شەرىئەتتە سۆزلەنگەن ئىشەنچلىك بولۇشنىڭ مەنىسى كەڭ بولۇپ كۆپ تەرەپلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئۇمۇملاشتۇرۇپ ئېيتقاندا ھەربىر ئادەمنىڭ ئۆز مەسئۇلىيىتىنى ھېس قىلىشى ۋە ئۆزىنىڭ پەرۋەردىگارى ئالدىدا مەسئۇل ئىكەنلىكىگە قەتئىي ئىشىنىشىدىن ئىبارەت.

1.ئاۋام خەلق ئىشەنچلىك بولۇشنى پەقەت ئامانەت قويغان نەرسىلەرنى ئوبدان ساقلاشتىن ئىبارەت بولغان ئىنتايىن تار دائىرىدە چۈشىنىدۇ. ھالبۇكى ئاللاھنىڭ دىنىدا ئۇنىڭ دائىرىسى تولىمۇ كەڭ، مەنىسى چوڭقۇر، مەسئۇلىيىتى ئېغىر.

2.شۈبھىسىزكى، ئىشەنچلىك بولۇش مۇسۇلمانلار ئۇنىڭغا ياخشى رىئايە قىلىش ھەققىدە داۋاملىق بىر ـ بىرىگە نەسىھەت قىلىشىدىغان، ئۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھتىن مەدەت تەلەپ قىلىشىدىغان ئىنتايىن ئۇلۇغ ئەخلاقتۇر، ئاددىيسى ئۇلارنىڭ بىرى سەپەرگە چىقماقچى بولسا قېرىندىشى ئۇنىڭغا: «سېنىڭ ئىشەنچلىكلىكىڭ ۋە ئىشلىرىڭنىڭ نەتىجىسىنى ئاللاھقا تاپشۇردۇم.» دەپ خوشلىشىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلىشىنىڭ ئالدىدىلا ئۆز خەلقىنىڭ ئارىسىدا «ئىشەنچلىك» دېگەن نامغا ئېرىشكەن ئىدى، بىز يەنە مۇسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر ياخشى ئادەمنىڭ ئىككى قىزىغا سۇ بەرگەن، ئۇلارغا مېھرى ـ شەپقەت قىلغان، ئۇلارنىڭ ئالدىدا ئۆزىنىڭ ئىپپەت ـ شەرىپىنى ساقلىغان چېغىدىكى ئىشەنچلىكلىكىنىڭ ئىزنالىرىنى كۆرۈۋالالايمىز.

پەيغەمبەرلەر ئەڭ ئاقكۆڭۈل، ئەڭ ئېسىل كىشىلەر ئارىسىدىن تاللاپ ئېلىنىدىغان بولغاچقا بۇنىڭ ھېچبىر ھەيران قالارلىقى يوق. يوقسۇللۇق ۋە يالغۇزلۇقنىڭ دەردىنى تازا تارتىۋاتقان بىر ئادەم ئېسىل ئەخلاققا ئەھمىيەت بەرسە ئۇ ئەلۋەتتە ئىرادىلىك، ئىشەنچلىك ئادەم بولىدۇ، چۈنكى پەقەت شۇنداق ئادەملەر ئەخلاققا ئەھمىيەت بېرەلەيدۇ. بىلىش كېرەككى، ئاللاھنىڭ ھەم بەندىلەرنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى قوغداش جاپا ياكى ھالاۋەت ئالدىدىمۇ ئۆزگىرىپ قالمايدىغان كىشىلەرنىڭ

بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ.

3.ھەرئىشنى لايىقىدا، مۇۋاپىق ئورۇنلاشتۇرۇشمۇ ئىشەنچلىك بولۇشنىڭ دائىرىسىگە كىرىدۇ، ھەرقانداق ۋەزىپىنى پەقەت ئۇنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالايدىغان ياخشى ئادەمگە تاپشۇرۇش لازىم، بۇ مەسئۇلىيىتى بولغان ئامانەت بولۇپ، ئورغۇن ھەدىسلەر ئارقىلىق ئىسپاتلانغان.

4.بىر ئادەمنىڭ روھىي جەھەتتىكى سالاھىيىتى بىلەن ئىلمىي ۋە ئەمەلىي جەھەتتىكى سالاھىيىتى چوقۇم بىرگە بولۇشى ناتايىن. ئىخلاسى ياخشى، ئىمانى مۇستەھكەم بولسىمۇ، ئەمما ئۇنىڭ مەلۇم ۋەزىپىنى ئۆتەشكە تېگىشلىك لاياقىتى بولماسلىقى مۇمكىن.

5.ئىشەنچلىك بولۇشنىڭ مەنالىرىنىڭ بىرسى شۇكى، ھەربىر ئادەم پۈتۈن كۈچىنى چىقىرىپ ئۆزىگە تاپشۇرۇلغان ۋەزىپىنى مۇكەممەل ئادا قىلىشقا تىرىششى كېرەك، ئىسلام دىنى ھەربىر كىشىنىڭ ئۆز خىزمىتىگە باش چۆكۈرۈپ كۆڭۈل بۆلۈشى خەلقنىڭ ئۆزىگە تاپشۇرۇلغان ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى تولۇق، مۇۋاپىق ئادا قىلىشى ئۈچۈن جاپاغا چىداپ كۈننى تۈنگە ئۇلاپ ئىشلەشنى مۇقەددەس ئامانەت دەپ ھېسابلايدۇ، چۈنكى شەخسنىڭ ئۆزىگە تاپشۇرۇلغان ۋەزىپىسى ئاددىي بولسىمۇ تولۇق ئادا قىلماسلىقى خەلق ھاياتىدا سەل قاراش خاھىشىنىڭ كۆپىيىشى، بۇنىڭغا ئەگىشىپ بۇزۇقچىلىق تارقىلىشى ۋە پۈتكۈل مىللەتنىڭ چېكىنىشىگە سەۋەب بولىدۇ.

مانا بۇ مەجبۇرىيەتلەرگە خىيانەت قىلىشنىڭ گۇناھى ۋە ئۇنىڭ ئاقىۋىتى ئوخشاش بولمايدۇ، دىن ۋە مۇسۇلمانلار ئاممىسىغا زىيان كەلتۈرۈپ پۈتۈن دۆلەتنى ئاپەتكە دۇچار قىلغىنى ئەڭ يامان خىيانەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. يەنى خەلقنىڭ ئىشلىرىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئادەمنىڭ ۋەزىپىسىنى تولۇق ئادا قىلماسلىقى، ساختىلىق قىلىشىدىنمۇ ئېغىر ئاقىۋىتى يامان بولغان خىيانەت بولمىسا كېرەك.

6.ئامانەتنىڭ مەنالىرىدىن بىرى شۇكى، ھەرقانداق شەخس ئۆزىگە تەيىن قىلىنغان مەنسەپنى ئۆزى ياكى تۇغقانلىرىغا ناھەق پايدا ئېلىپ كېلىشى ئۈچۈن ئىشلەتمەسلىكى لازىم، چۈنكى، خەلقنىڭ مېلى بىلەن سەمرىش جىنايەت. ئىسلام دىنى ھوقۇق ـ ئابرۇيىنى ئۆز مەنپەئىتى ئۈچۈن قالايمىقان ئىشلىتىش ۋە پەس قىلمىشلاردىن ئۆزىنى تارتىشنى قاتتىق تەكىتلىگەن.

7.ئامانەت ۋە ئىشەنچلىك بولۇشنىڭ مەنالىرىدىن يەنە بىر شۇكى، ئاللاھ ساڭا نېئمەت قىلىپ بەرگەن سەزگۈلىرىڭ، سېنى ئالاھىدە قىلغان ئارتۇقچىلىقلىرىڭ ۋە ساڭا ئىنئام قىلغان مال ـ مۈلۈك، بالا ـ چاقىلىرىڭ توغرىسىدا چوڭقۇر تەپەككۇر يۈرگۈزۈپ ئۇلار بولسا ئاللاھنىڭ ساڭا قويۇپ قويغان قىممەتلىك ئامانەتلىرى ئىكەنلىكىنى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇلارنى ئاللاھقا يېقىنچىلىق قىلىش، ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ئېرىششى ئۈچۈن ئىشلىتىش لازىم ئىكەنلىكىنى سىناق ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بىرەرسى سەندىن تارتىۋېلىنغاندا ئۇ پەقەت ئۆزۈمنىڭ خاس مۈلكۈم دەپ ئويلاپ تەنتەكلىك بىلەن زارلانماسلىق لازىم ئىكەنلىكىنى، ئاللاھ دەسلەپتە ئۆزى بەرگىنىنى قايتىدىن قايتۇرىۋالالايدىغانلىقىنى، بۇنىڭغا ئاللاھنىڭ تامامەن ھوقۇقلۇق ئىكەنلىكىنى، ئەگەر ئۇ نېئمەتلەر ساڭا داۋاملىق بېرىلسە ئۇلارنى جىھادقا ئىشلىتىشنى قورقۇنچاقلىق قىلماسلىقنى، ئۇلار بىلەن مەغرۇرلىنىپ كېتىپ، ئاللاھقا تائەت ئىبادەت قىلىشتىن غاپىل بولماسلىقنى، ياكى ئۇلارنى ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلىش ئۈچۈن ئىشلەتمەسلىك لازىم ئىكەنلىكىنى تونۇپ يېتىشىڭ كېرەك.

ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئى مۆئمىنلەر! ئاللاغا، پەيغەمبەرگە خىيانەت قىلماڭلار، سىلەرگە قويۇلغان ئامانەتلەرگە بىلىپ تۇرۇپ خىيانەت قىلماڭلار، بىلىڭلاركى سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، بالىلىرىڭلار

سىلەر ئۈچۈن بىر تۈرلۈك سىناقتۇر، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا چوڭ ساۋاب بار.» [سۈرە ئەنپال 27ـ28]

8.ئىشەنچلىك بولۇشنىڭ مەنالىرىدىن يەنە شۇ باركى ئۆزىڭىز، قاتناشقان سورۇنلارنىڭ ھوقۇق ـ مەنپەئەتىنى قوغدىشىڭىز، سورۇندا بولۇنغان گەپ سۆزلەرنى قالايمىقان پاش قىلماسلىقىڭىز لازىم. بىر قىسىم كىشىلەر سورۇننىڭ ئامانىتىنى ساقلىماي سورۇندا بولۇنغان گەپ ـ سۆزلەرنى، سۆزلىگۈچىنىڭ ئىسمىنى ئاتاپ ياكى ئاتىماي كەلسە ـ كەلمەس تارقىتىپ يۈرگەنلىكى ئۈچۈن كىشىلەر ئارا مۇناسىۋەتكە تەسىر يېتىپ كۆپ مەنپەئەتلەر قولدىن كېتىدۇ.

سورۇن ئەدەب ـ ئەخلاق ۋە دىنىي شەرئەتلەر بويىچە داۋاملاشتۇرۇلغان بولسا ئۇنىڭ ھۆرمىتىنى ساقلاش لازىم. بولمىسا ھۆرمەت قىلىشقا لايىق ئەمەس.

سورۇن ئىچىدىكى گۇناھكارلارنىڭ ھىيلە ئىشلىتىپ باشقىلارغا ئازار يەتكۈزۈشنى قەستلەۋاتقانلىقىنى كۆرگەن ھەربىر مۇسۇلمان كۈچىنىڭ يېتىشىچە بۇزۇقچىلىقنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا تېزدىن ئاتلىنىشى لازىم.

9.ئىسلام دىنىنىڭ نەزىرىدە ئەر ـ ئاياللىق مۇناسىۋەت مۇقەددەستۇر. ئائىلىدە ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىسىدىكى بولغان ئىشلار مەخپىي ساقلىنىشى، قانچە يېقىن بولۇپ كېتىشىدىن قەتئىينەزەر ئۇنى ھېچكىم بىلمەسلىكى لازىم. ئامما ئىچىدىكى بىر قىسىم نادان كىشىلەر ئائىلىسىدە بولغان ئىشلارنى سىرتتا دەپ يۈرۈيدۇ، بۇ بىر يۈزى قېلىنلىق بولۇپ ئاللاھ ھارام قىلغان.

10.كىشىلەر لازىم بولغاندا قايتۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن بىزگە ۋاقىتلىق ئامانەت قويغان نەرسىلەرمۇ ئامانەت بولۇپ ئۇنىڭدىن سوئال ـ سوراققا تارتىلىمىز!

ئامانەت قويۇلغان نەرسىلەرنى ئوڭاي ئېرىشكىلى بولىدىغان ئولجا دەپ قاراش نومۇسسىزلارچە قىلىنغان ئوغرىلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

«شۈبھىسىزكى، ئاللاھ سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا، كىشىلەر ئارىسىدا ھۆكۈم قىلغاندا ئادىل ھۆكۈم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ.» [سۈرە نىسا 58]

11.ئىشەنچلىك بولۇش، ئامانەتكە رىئايە قىلىش تۇيغۇسى پەقەت ئىنسان قەلبىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغىچە سىڭىپ كىرىپ ئۇنىڭ پۈتۈن روھىيىتىنى ئىگىلىگەن چاغدىلا ئاندىن ئۆز رولىنى جارى قىلدۇرالايدۇ، ھەق ـ ھوقۇقىنى قوغداشقا ئۇندەپ پەسكەشلىكلەردىن ساقلاپ قالالايدۇ.

ھۇزەيفە ئىبنى يەماننىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بايان قىلغان ھەدىسىدە مانا مۇشۇ مەناغا ئىشارەت قىلىنغان: شۈبھىسىزكى، ئامانەت كىشىلەرنىڭ قەلبلىرىنىڭ قاتلاملىرىغا سىڭدۈرۈلگەندىن كېيىن قۇرئان نازىل بولغان، شۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئامانەتنىڭ تەپسىلاتىنى قۇرئان ۋە سۈننەتتىن ئوقۇپ بىلگەن.

12.شەرئەتنى بىلىشمۇ ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىسا بولمايدۇ، ئامانەت قۇرئان ۋە سۈننەتنى ھەقىقىي چۈشىنىش دېمەكتۇر. قەلب ئۆلسە ئامانەت يوقىلىدۇ، بۇ چاغدا ئايەتلەرنى تەكرارلاپ ھەدىسلەرنى ئۆگىنىشمۇ كار قىلمايدۇ. ئۆزلىرىنى مۇسۇلمان دەپ ئاتىۋالغان كىشىلەر، بەزىدە ئۆزلىرىنى ئىشەنچلىك دەپ قارايدۇ، ئەمما ھەقىقەتنى ئىنكار قىلىدىغان قەلبتە ئامانەت ۋە ئىشەنچلىكنىڭ بولۇشى ناتايىن.

13.ئامانەت بۈيۈك ئىنئام بولۇپ، ئىقتىدارسىز ئادەملەر ئۇنىڭغا بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ، ئاللاھ بۇنىڭغا مىسال كەلتۈرۈپ ئۇنىڭ پۈتۈن كائىناتقىمۇ ئېغىر كەلگەنلىكىنى، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنسانلارنىڭ سەل قارىماسلىقى لازىملىقى، ئوبدان ئېتىبار بېرىش كېرەكلىكىنى بايان قىلىپ

مۇنداق دېگەن:

«شۈبھىسىزكى، بىز ئامانەتنى (يەنى پەرزلەرنى ۋە شەرىئەت تەكلىپلىرىنى) ئاسمانلارغا، زېمىنغا ۋە تاغلارغا تەڭلىدۇق، ئۇلار ئۇنى ئۈستىگە ئالمىدى، ئۇنىڭ (ئېغىرلىقى) دىن قورقتى، ئۇنى ئىنسان ئۈستىگە ئالدى، ئىنسان ھەقىقەتەن (ئۆزىگە) زۇلۇم قىلغۇچىدۇر، ھەقىقەتەن نادانىدۇر.» [سۈرەئەھزاپ 72]

14. ئۆزىگە زۇلۇم قىلىش، نادانلىق ئىنسان تەبىئىتىدىكى ئىككى ئاپەت بولۇپ، ئىنسان ئۇلار بىلەن كۈرەش قىلىش ئارقىلىق سىنالغان. ئىنسان ئۆزىگە زۇلۇم قىلىش خاھىشىنى ۋۇجۇدىدىن چىقىرىپ تاشلىمىغۇچە ئىمانى ساپ بولمايدۇ.

## 853- سۇئال: ۋەدىنىڭ ھۆكمى

ئىسلام دىنى ئېتىبار بەرگەن، ۋاپا قىلىشنىڭ مۇھىملىقىنى ئالاھىدە تەكىتلىگەن ئىشلارنىڭ بىرسى قەرز ئىشلىرىدىن ئىبارەت، چۈنكى قەرز ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا توغرا ئادا قىلىشقا تېگىشلىك ئەڭ چوڭ ھەقتۇر، دىن قەرزنى ۋاقتىدا، تولۇق قايتۇرۇشقا توسقۇنلۇق قىلىدىغان تەمەخورلۇق، ساختىلىق، كۆز بوياMچىلىق خاھىشلىرىنى تەنقىد قىلغان.

مۇسۇلمان كېلىشىم تۈزسە كېلىشىمگە رىئايە قىلىشى، ۋەدە قىلسا ۋەدىسىدە تۇرۇشى لازىم. ئادەمنىڭ گېپىدە تۇرۇش، كىشىلەر ئارىسىدا ئىشەنچلىك، گېپىدىن يېنىۋالمايدۇ، توپىلاڭدىن توقاچ ئوغرىلىمايدۇ دەپ تونۇلۇشى، ئىماننىڭ جۈملىسىدىندۇر. ۋاپا قىلىنىدىغان ۋەدە، ئەمەل قىلىنىدىغان قەسەم گۇناھ مەئسىيەت بولمىسىلا ئۇنىڭغا ۋاپا قىلىش ۋە ئەمەل قىلىش لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن:

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىر ئىش (نى قىلىش ياكى قىلماسلىق) توغرىسىدا قەسەم قىلىپ، كېيىن ئۇنىڭ ئەكسىنى توغرا كۆرسەڭلار، قىلغان قەسىمىڭلارغا كەففارەت بېرىپ، توغرا كۆرگىنىڭلارنى قىلىڭلار!. (نەسائى 3782)

شۇنىڭ ئۈچۈن ھەركىم پەقەت ياخشى ئىشلارغىلا ۋەدە قىلىشى، ۋەدە قىلىپ بولغاندىن كېيىن پۈتۈن نىيەت مەقسىتى جېنى تېنىدە بولسىلا ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىش بولۇشى، ۋەدىگە ۋاپا قىلىشنىڭ ئەرلىكنىڭ ۋە چىن ئېتىقادنىڭ ئالامىتى ئىكەنلىكىنى ئۇنتۇپ قالماسلىقى لازىم.

## 854- سۇئال: ۋەدىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش

ۋەدىگە ۋاپا قىلىشنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن ئادەمدە ئىككى خىل ئالاھىدىلىك بولۇش كېرەك، بىرى ئەستە تۇتۇېلىش قابىلىيىتىنىڭ يۇقىرى بولۇشى، يەنە بىرى ئىرادىسىنىڭ چىڭ بولۇشى. ئىنسان بەرگەن ۋەدىسىنى ئېسىگە ئالغاندىن كېيىن ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىشى، ئىرادىسىگە كېلىشى، بۇنىڭ ئۈچۈن ھەرقانچە ئېغىر بەدەل تۆلەشكە توغرا كەلسىمۇ بەرداشلىق بېرىدىغانلىقى توغرىسىدا بېلىنى چىڭ باغلىشى كېرەك. كىشىلەر ۋەدىسىگە ۋاپا قىلىش يولىدا ئوخشىمىغان تەقدىر قىسمەتلەرنى بېشىدىن كۆچۈرۈشى مۇمكىن، چۈنكى تۆلىنىدىغان بەدەل ئېغىر بولۇشى يەنى مال ـ مۈلكى ياكى ھاياتى ياكى دوستلىرىدىن ئايرىلىپ قېلىشى مۇمكىن، گەرچە شۇنداق بولسىمۇ قىلغان ۋەدىگە چوقۇم ۋاپا قىلىش كېرەك.

## 855- سۇئال: ئەڭ بۈيۈك ۋەدە

مۇسۇلمانغا ئالاقىدار بولغان ۋەدىلەرنىڭ دەرىجىلىرى ئوخشاش ئەمەس، ئەڭ بۈيۈك، ئەڭ مۇقەددەس بولغان ۋەدە بەندە بىلەن ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئوتتۇرىسىدىكى چوڭ ۋەدىدۇر.

ئىنساننىڭ مۇشۇ ۋەدىگە ۋاپا قىلىشى بىلەن دۇنيالىق شەرىپى، ئاخىرەتلىك بەختى قولغا كېلىدۇ، ئەھدىگە ۋاپا قىلىپ تۇرۇپمۇ ئاللاھنىڭ ئۆزىنى جازالىشىدىن ئەنسىرەش خاتا تەپەككۇردۇر. ئىسلام تەلىماتلىرى بىر پۈتۈن گەۋدە بولۇپ پارچىلانمايدۇ، ھەرزامان، ھەرماكاندا ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىش ۋاجىبتۇر. بىر ئادەمنىڭ ھازىر ۋە كەلگۈسىدە پايدىلىنىشى ئۈچۈن ئۆتكەن كۈنلەرنى ئۇنتۇپ قالماي ئەسلەپ تۇرۇشىمۇ ۋاپادارلىقنىڭ جۈملىسىدىندۇر، مەسىلەن: ئىلگىرى نامرات بولۇپ ھازىر ئاللاھ باي قىلغان بولسا، ئىلگىرى كېسەلچان بولۇپ ھازىر ئاللاھ شىپالىق بەرگەن بولسا، ئۆتمۈشنى، ئاللاھنىڭ ئۆزىگە قىلغان پەزلى ـ مەرھەمىتىنى پاك ـ پاكىز ئۇنتۇپ مەن ھېچقانداق كەمبەغەل بولۇپ باقمىغان، ھېچقانداق ئاغرىپ باقمىغان دەپ ئويلاپ ھازىرقى تۇرمۇشىدىن مەغرۇرلىنىپ ياشىشى تولىمۇ قوپاللىق ۋە نېئمەتكە تانغانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**856ـ سۇئال: ۋەدە توغرىسىدا ئىسلام نىمىگە تەۋسىيە قىلىدۇ؟**

ئىسلام دىنى ئېتىقاد بەلگىلىملىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كېلىشىملەر، توختاملارنى قەدىرلەشكە تەۋسىيە قىلىدۇ. ئىچىدىكى شەرتلەرنى ئىجرا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ.

شۈبھىسىزكى تۈزۈلگەن كېلىشىمگە رىئايە قىلىدىغانلار تىجارەت ۋە باشقا تۇرلۇك ئىقتىسادىي مۇئامىلىلەردە ئىشەنچىلىك بولىدۇ، ئەمما تۈزۈلگەن شەرتلەر شەرىئەت بەلگىلىملىرىگە ئۇيغۇن تۈزۈلگەن بولۇشى كېرەك. بولمىسا قەدىرلەش، رىئايە قىلىش تەلەپ قىلىنمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ساختىلىقتىن ئاگاھلاندۇرۇپ ۋاپادارلىققا ئۈندەيدىغان ئايەتلەرنىڭ تەكرار نازىل بولۇشى، ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس. «ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، (قىيامەت كۈنى) ئەھدە ئۈستىدە (يەنى ئەھدىگە ۋاپا قىلغان، قىلىنمىغانلىق) ئۈستىدە ئەلۋەتتە سوئال ـ سوراق قىلىنىسىلەر!» [سۈرە ئىسرا 34]

«سىلەر ئەھدە تۈزۈشكەنلىرىڭلاردا، ئاللاھنىڭ ئەھدىگە ۋاپا قىلىڭلار، قەسەمڭلارنى (ئاللاھنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ) پۇختىلىغاندىن كېيىن بۇزماڭلار، چۈنكى سىلەر ئاللاھنى گۇۋاھچى قىلدىڭلار، شۈبھىسىزكى ئاللاھ قىلمىشڭلارنى بىلىپ تۇرىدۇ.» [سۈرە نەھلى 91]

ئاللاھ بىزگە ساختىلىق ۋە ھىيلىگەرلىكنىڭ ئىشەنچنى يوقىتىپ، قالايمىقانچىلىق پەيدا قىلىدىغانلىقى، ئالاقىنى بۇزۇپ كۈچلۈكلەرنى ئاجىزلارغا ئايلاندۇرۇپ قويىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر پىششىق ئىگىرگەن يىپنى چۇۋۇپ، پارچە ـ پارچە قىلىۋەتكەن خوتۇنلاردەك بولماڭلار (بۇ قەسەم ئىچىپ چىڭ ئەھدە قىلىشقاندىن كېيىن ئۆز ئەھدىنى بۇزغان ئادەمنىڭ مىسالىدۇر) بىر جامائە (سان ۋە مال ـ مۈلۈك جەھەتتە) يەنە بىر جامائەدىن كۆپ بولغانلىقى ئۈچۈن، قەسەمڭلارنى ئالدامچىلىقنىڭ ۋاستىسى قىلىۋالىسىلەر (يەنى ئۆزئارا ياردەملىشىش ئۈستىدە بىر جامائە بىلەن ئىتتىپاق تۈزۈشكەندىن كېيىن، سانى، پۇل ـ مېلى كۆپرەك يەنە بىر جامائەنى كۆرۈپلا ئىلگىرىكى جامائە بىلەن تۈزۈشكەن ئەھدىنى بۇزۇپ، كېيىنكى جامائە بىلەن ئەھدى تۈزىسىلەر)، ئاللاھ سىلەرنى ھەقىقەتەن بۇنىڭ (يەنى ۋەدىگە ۋاپا قىلىش ئەمرى) بىلەن سىنايدۇ، سىلەر دە ـ تالاش قىلىشقان ھەق ـ ناھەقنى قىيامەت كۈنى سىلەرگە چوقۇم ئېنىق ئايرىپ بېرىدۇ.» [سۈرە نەھلى 92]

بىر ئادەم ياكى بىر جامائە پايدىنى كۆزلەپ تۈزگەن كېلىشىمنى بۇزۇپ باشقا بىرسى بىلەن كېلىشىم تۈزۈشى مۇمكىن، ئىسلام دىنىمىز ئەخلاق پەزىلەتلەرنىڭ ۋاقىتلىق بولغان پايدا ـ مەنپەئەت بازىرىدا ئاياق ـ ئاستى بولۇپ قېلىشىنى ياخشى كۆرمەيدۇ، بايلىق ياكى كەمبەغەللىك، غەلىبە قىلىش ياكى مەغلۇب بولۇشتىن قەتئىنەزەر شەخسىي ۋە جامائەلەرنىڭ كېلىشىملەرگە

رىئايە قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

## 857- سوئال: قەرزنىڭ ئىسلامدىكى ھۆكۈمى

ئىسلام دىنى ھەممىدىن ئاۋال قاتتىق مەجبۇر بولمىسا ئىمكانقەدەر قەرز ئالماسلىقنى تەلەپ قىلدى، قەرز ئالمىسمۇ بولىدىغان ئاددىي ئىشلار ئۈچۈنمۇ قەرز ئېلىشنى ھارام قىلدى، بەلكى ئۇ قىساس ئېلىشقا سەۋەبچى بولىدىغان گۇناھ ئىكەنلىكى بايان قىلىنغان:

«قەرز ئالغۇچى قەرزنى قايتۇرماي ئۆلۈپ كېتىپ قالسا قەرز قىيامەت كۈنى ئۇ ئادەمدىن قىساس ئالىدۇ، پەقەت ئۈچ ئىش ئۈچۈن ئېلىنغان قەرز بۇنىڭ سىرتىدا، بىرسى ئاللاھ ۋە ئۇزىنىڭ دۈشمىنىگە غالىب كېلىش ئۈچۈن ئېلىنغان قەرز، يەنە بىرى مۇسۇلماننى كېپەنلەش ئۈچۈن ئېلىنغان قەرز، يەنە بىرى توي قىلىپ ئۆزىنى گۇناھ- پاھىشىدىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئېلىنغان قەرز. مانا بۇ ئۈچ خىل قەرزنى ناۋادا ھايات ۋاقتىدا قايتۇرالماي تۈگەپ كېتىپ قالسا قىيامەت كۈنىسى ئاللاھ ئۆزى قايتۇرۇپ بېرىدۇ.»

بۇنىڭدىن مەلۇم بولدىكى، ئاللاھ ئېغىر قىيىنچىلىقلارغا دۇچار بولۇپ، ھاجىتىنى راۋا قىلىش ئۈچۈن قەرز ئالغان كىشىلەرنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلىدىكەن، ئەمما ئۆزىنىڭ ئۆتكۈنچى ئارزۇ- ئارمانىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئاقىۋەتنىڭ قانداق بولۇشى ۋە قەرزنى قانداق قايتۇرىشنى ئويلىماي يەڭگىللىك بىلەن قەرز ئالغۇچىلار خۇددى ھەدىسلەردە بايان قىلىنغىنىدەك، يۇرەكلىك ئوغرىلار بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسساالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى كىشىلەرنىڭ ماللىرىنى قايتۇرۇشنى كۆڭلىدە پۈكۈپ قەرز ياكى ئارىيەت ئالغان بولسا ئاللاھ ئۇنى قايتۇرىشقا نېسىپ قىلىدۇ، قايتۇرماي ساختا قىلىشنى نىيەت قىلغان بولسا ئاللاھ قايتۇرۇشقا نېسىپ قىلمايدۇ.»

ئىسلام دىنى قەرزنى قايتۇرۇشقا شارائىت يارىتىپ تۈرلۈك كېپىللىكلەرنى ھازىرلاپ بەرگەن، بۇنىڭ بىلەن قەرز ئالغۇچىلارنىڭ قەرزنى قايتۇرۇشتىن ئۆزىنى قاچۇرىشى ھەتتا ساۋابى كۆپ بولغان ئەمەللەرنى بەدەل قىلىش ئارقىلىق ئۆزىنى قاچۇرۇشنىڭ ئالدىنى ئالغان. يەنە بىر بایاناتتا «شەھىدنىڭ قەرزدىن باشقا ھەممە گۇناھلىرىنى كەچۈرۈم قىلىنىدۇ.» دېيىلگەن.

## 858- سوئال: دۇرۇس نىيەتنىڭ ئۇ دۇنيالىق پايدىسى

دۇرۇس نىيەت، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا ئىخلاسمەن بولۇش، ساپ دۇنيالىق ئىشلارنىمۇ ئاللاھ قوبۇل قىلىدىغان ئىبادەتكە ئۆزگەرتەلەيدۇ. نىيەت دۇرۇس بولمىسا ساپ تائەت- ئىبادەتلەر يامان گۇناھ- مەئسىيەتكە ئۆزگىرىپ كېتىپ ئىنسان ئۇنىڭدىن مەغلۇبىيەت ۋە زىيانكارلىقتىن باشقا ھېچنەرسىگە ئىگە بولالمايدۇ، تارتقان جاپالىرى ھەممىسى بىكار بولىدۇ.

قانداق بىر ئىنسان ئازادە سارايلارنى بىنا قىلغان بولسا باراقسان، مېۋىلىك باغ يېتىشتۈرگەن بولسا ئېگىز سارىيى، مېۋىلىك بېغى ئىچىدە دۇنيادىكى ئەڭ باياشات ھېسابلىنىدۇ، ناۋادا ئۇ مۇشۇلارنى خەلققە پايدا- مەنپەئەت يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئەھيا قىلغان بولسا ساۋابى ئۇ ئادەمگە ئۈزۈلمەي يېتىپ تۇرىدۇ.

بەلكى كۆڭۈل تارتىدىغان بارلىق لەززەتلەرگە ياخشى نىيەت، ئۈلۇغۋار غايە تۇرتكە بولغان ياكى ھەمراھ بولغان بولسىلا ئۇ بىزنى ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدىغان ئىبادەتكە ئۆزگىرىدۇ، مەسىلەن ئەركىشى ئۆزىنىڭ ئىپپىتىنى ساقلاش، دىن- دىيانىتىنى قوغداپ قېلىش مەقسىتىدە ئايالى بىلەن جىما قىلغان بولسا بۇ شۇ ئەر ئۈچۈن سەدىقە ھېسابلىنىپ ئەجىر بېرىلىدۇ.

ياخشى نىيەت بىلەن غىزالانغان، ئايال بالا- چاقىلىرىغا تاماق بەرگەن بولسا بۇنىڭ ئۈچۈنمۇ

ساۋاب بېرىلىدۇ.

قىسقىسى، ئىنسان نىيىتىنى ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن خالىس قىلسا ئۇنىڭ بارلىق ھەرىكەتلىرى ھەتتا ئۇخلاش ئويغىنىشلىرى، ئارام ئېلىشلىرى ھەممىسى ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن ئېلىنغان قەدەم ھېسابلىنىپ ئەجر بېرىلىدۇ. نامرات بولغانلىقى ياكى سالامەتلىكى ياخشى بولمىغانلىقى ئۈچۈن ئۆزى ئارزۇ قىلغان ياخشى ئىشلارنى قىلالماسلىقى مۇمكىن. ئەمما كۆڭۈل سىرلىرىمىزنى بىلىپ تۇرغۇچى ئاللاھ ئىسلاھ قىلىشنى ئارزۇ قىلغانلارنى ئىسلاھ قىلغۇچىلارنىڭ دەرىجىسىگە، جىھاد قىلىشنى ئارزۇ قىلغانلارنى جىھاد قىلغۇچىلارنىڭ دەرىجىسىگە كۆتۈرىدۇ، چۈنكى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئۇلارنىڭ ئۇلۇغۋار غايىسى ھەممىنى بېسىپ چۈشىدۇ!

## 859ـ سۇئال: ئىخلاسمەنلىكنىڭ پايدىسى

ئىخلاسمەنلىك نېمە دېگەن قىممەتلىك، نېمە دېگەن بەرىكەتلىك! ئىخلاسمەنلىك بولسا ئازغىنە نەرسىمۇ كۆپۈيۈپ تاغدەك بولىدۇ. ئۇ بولمىسا تاغدەك نەرسىمۇ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا كۆلدەك سورىلىپ كېتىدۇ. ياخشىلىقلارغا بېرىلىدىغان ئەجرلەرنىڭ ئاز ـ كۆپلىكىگىنىڭ 10 ھەسسىسىدىن يەتتە يۈز ھەسسىسىگىچە بولغان ئارىلىقتا پەرقلىنىپ تۇرۇشى ئەنە شۇ پەقەت غايىب ئىشلارنى ھەم ئاشكارا ئىشلارنى بىلىپ تۇرغۇچى ئاللاھقىلا ئايان بولغان قەلبلەرنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغا يوشۇرۇنغان ئىخلاسمەنلىككە باغلىق. دېمەك ئىچكى دۇنياسىنىڭ پاكلىقى ۋە مەنپەئەتنىڭ كۆپلىكىگە قاراپ تۇرۇپ ساۋاب خۇلاسىلىنىدۇ.

ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئىنساننىڭ ۋە دۇنيا ھاياتىنىڭ سىرتقى ھالىتىگە قاراپ بولمايدۇ، شۈبھىسىزكى ئاللاھ تەقۋادارلىق قىلغۇچى، ئىخلاس قىلغۇچىلارغا يۈزلىنىدۇ، ئۇلارنىڭ قىلغان ئىبادەتلىرى ۋە ياخشى ئىشلىرىنى قوبۇل قىلىدۇ. ئۇندىن باشقا دۇنيانىڭ زىبۇ ـ زىننەتلىرى، ئىنسانلارنىڭ زورىقىشلىرىغا ئاللاھ قاراپمۇ قويمايدۇ ئۇنىڭ قىممىتى بولمايدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ئاللاھ تەنلىرىڭلار ياكى سىرتقى كۆرۈنۈشۈڭلارغا ئەمەس، بەلكى قەلبىڭلارغا ۋە قىلغان ياخشى ئەمەللىرىڭلارغا قارايدۇ.»

ئىنسان قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەن چېغىدا قەلبىدىكى ئىخلاسمەنلىكى ئىنتايىن كۈچىيىپ پۈتۈن جىسمىغا ئۆز نۇرىنى چاچىدۇ. ئەنە شۇ چاغدا ئۇ ھاۋايى ـ ھەۋەسلەردىن قول ئۈزۈپ، خاتالىقلىرىغا تەۋبە قىلىپ ئاللاھقا تەلپۈنىدۇ، زارە ـ تەزەررۇ قىلىدۇ، رەھىم قىلىشنى ئۈمىد قىلىپ ئازابىدىن قورقىدۇ.

كىشىلەر دۇچار بولىدىغان قىيىنچىلىقلار كېلىپ ـ كېتىپ تۇرىدىغان بولغاچقا ئۇلاردىكى بۇنداق چىن ئىخلاسمەنلىك ئۇزۇنغا بارمايدۇ. ھالبۇكى بۈيۈك ئاللاھ ئۇلاردىن ئۆزىنى ھەقىقىي تونۇشنى، مەيلى ئاشكارا ياكى مەخپىي بولسۇن لايىقىدا قەدىرلىشىنى، ئۆزلىرىنىڭ ئاللاھ بىلەن بولغان ئالاقىسىنى سۇسلاشتۇرۇپ قويماي ئىخلاسمەنلىكنى قەلبىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىغىچە سىڭدۈرۈشنى، قىلغان ئىشلىرىدا ئاللاھنىڭ غەيرىنى كۆزلىمەسلىكنى تەلەپ قىلىدۇ.

ئىنساندىكى شەخسىيەتچىلىك، ماختانچاقلىق، مەنسەپپەرەسلىك، شۆھرەتپەرەسلىك، مەغرۇرلۇق، ماختاشقا ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلىش خاھىشلىرى ھەربىر قېتىم قوزغىلىشى بىلەن ئۇلارنىڭ قەلبىدىكى ئىخلاسمەنلىكنىڭ ھارارىتى ئاستا ـ ئاستا پەسىيىپ قېلىشى مۇمكىن. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھقا بولغان ئىخلاسمەنلىك، چىن ئېتىقادنى يېڭىلاپ تۇرۇش لازىم. چۈنكى ئاللاھ ئارلاشمىلاردىن خالىي بولغان ساپ، ئىشنى ياخشى كۆرىدۇ. خۇددى پىشقان مېۋىنى

شرنىلىك، يېڭى ھالەتتە ساقلاش زۆرۈر بولغىنىدەك، ئەخلاقى ـ پەزىلەتنىمۇ تۇرلۇك ئاپەتلەردىن ساقلاپ پاك تۇتۇش تولىمۇ زۆرۈر.

### 860ـ سۇئال: رىياكارلىقنىڭ زىيىنى

ئىسلام دىنى ياخشى ئىشلارغا رىياخورلۇقنىڭ ئارىلىشىپ قېلىشىنى بەك يامان كۆرىدۇ. ئۇنى ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا شېرىك كەلتۈرگەنلىك دەپ ھېسابلايدۇ.

ئەمەلىيەتتىمۇ رىياخورلۇق بارلىق ئىشلىرىمىزنى پۈتۈنلەي ۋەيران قىلىدۇ، ئەگەر ئۇ ھەرقايسى باسقۇچلار ۋە تەرەققىيات دەۋرلىرىنى باشتىن ئۆتكۈزسە، خۇددى يۇقۇملۇق كېسەللىك جاراھەتلىرى ئۆسۈپ تەرەققىي قىلغانغا ئوخشاش بىر خىل بۇتپەرەسلىككە ئايلىنىپ ئاخىرى كىشىنى دوزاخقا تاشلايدۇ.

جەمئىيەتنىڭ بىلىملىك كىشىلەرنىڭ مۇناپىقلىقىدىن تارتىدىغان زىيىنى جىنايەتكە ئادەتلەنگەن ئادەتتىكى كىشىلەرنىڭ مۇناپىقلىقىدىن تارتىدىغان زىيىنىدىن كۆپ بولىدۇ، چۈنكى ئىقتىدارلىق كىشىلەرنىڭ ئىخلاسمەنلىكى ۋە ئىمان ـ ئېتىقادىنىڭ سۇسلاپ كېتىشى دۆلەتنى بىلىملىك كىشىلىرى بار تۇرۇپ بەختسىزلىكنىڭ دەردىنى تارتىدىغان، چېكىنىپ كېتىدىغان ھالغا چۈشۈرۈپ قويىدۇ. ئۇنىڭ ئۇستىگە بىلىمنى ھاۋايى ـ ھەۋەسنىڭ نىجاسەتلىرى بىلەن بۇلغاش بىلىمنىڭ مەرتىۋىسىگە دەخلى ـ تەرۇز يەتكۈزگەنلىك، قىممىتىنى چۈشۈرۈشكە قەستەن ئۇرۇنغانلىق بولۇپ، ئىخلاسمەنلىك، ئېتىقادىنىڭ يوقالغانلىقىدىن كېلىپ چىقىدىغان يەنە بىر گۇناھدۇر. قىلغان ئىشى بىلەن ئادەملەرنىڭ رازىلىقىنى ئىزدەپ پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىنى ئۇنتۇغان ئادەم دۆتلىكىدىن ئۆزىنىڭ نىمە قىلىۋاتقانلىقىنى بىلمەيۋاتقان، بۈيۈك، سېخىي، ھەممىدىن بىھاجەت، ھەممىدىن قۇدرەتلىك بولغان زاتتىن يۈز ئۆرۈپ ھېچنەرسىگە ئىقتىدارى يەتمەيدىغان، ئاجىز، كەمبەغەل ئىنسانغا يۈزلىنىۋاتقان ئادەمدۇر.

ئاللاھ پەقەت مال ـ مۈلۈك ۋە مەنسەپكە چوقۇنغۇچىلاردىن ئىبارەت بولغان غەرەزلىك كىشىلەر ۋە رىياخورلاردىن نارازى بولىدۇ. چۈنكى مۇسۇلمانلاردىن چوقۇم تۇرلۇك غەرەزلىرى، ئالاقىلىرى ۋە ھەۋەسلىرىنى ئاللاھ يولىدا قۇربان قىلىش، بۇلارنى دەپ ئاللاھ رازىلىقىنى ئېسىدىن چىقىرىپ قويماسلىق تەلەپ قىلىنىدۇ.

### 861ـ سۇئال: مۇسۇلمانغا ئىخلاسنىڭ زۆرۈرلىكى

ئىلىم ـ مەرىپەت، پەن ـ مەدەنىيەت ساھەسىدە چوڭقۇر ئىخلاس، ساپ ئەقىدىنىڭ بولۇشى تولىمۇ زۆرۈر، چۈنكى ئىلىم بولسا ئاللاھ بەندىلىرى ئىچىدىكى ئۆلۈغلىرىنى شەرەپكە ئېرىشتۈرگەن ئەڭ ئېسىل خىسلەتتۇر، ئۇنىڭغا يامان غەرەزلەر ئارىلىشىپ قالسا بەكمۇ سەت بولىدۇ، دۇنيا ئېسىل ئەخلاقنى يوقاتقان ئالىملىرىنىڭ قولىدا ئېغىر ھەرەج تارتقان!

ئىسلام دىنى مەيلى ئۇستازلىرىدىن بولسۇن ياكى تالىپلىرىدىن بولسۇن پۈتۈن مەۋجۇدنى ئىلىمگە بېغىشلاشنى ھەممىدىن ئاۋال كۆڭۈللىرىگە بۈيۈك غايە ۋە خەلق مەنپەئەتىنى يۈكۈشنى تەلەپ قىلغان، پەقەت پۇل ـ مالغا ئىگە بولۇش، شەخسىي مەنپەئەتنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئۆگىنىش ياكى ئۆگىتىش خۇددى بۇگۈنكى نەچچە مىڭلىغان كىشىلەرگە ئوخشاش ئىلىمنىڭ قىممىتىنى يەرگە ئۇرغانلىق، ئۇنىڭ ئاكتىپ رولىنى يوقاتقانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئىخلاسمەنلىكنى يوقىتىشتىن كېلىپ چىقىدىغان ئىللەتلەر ناھايىتى كۆپ بولۇپ ئېغىرلاشسا ئىماننى بەربات قىلىدۇ. ئاجىز بولسا شەيتان ئۇنىڭدىن پايدىلىنىپ ئىنساننى ئازدۇرىدۇ.

### 862ـ سوئال: ئاللاھنىڭ ئىنسانغا بەرگەن چوڭ ئاتاسى

سۆزلەشتىن ئىبارەت بۇ ئىنئام ئاللاھ ئىنسانغا ئاتا قىلغان، شۇ ئاللاھدىلىك ئارقىلىق باشقا كائىناتلاردىن شەرەپلىك قىلغان ئەڭ چوڭ نېئمەتتۇر. «مېھرىبان ئاللاھ قۇرئاننى تەلىم بەردى. (ئۇنى ھىفزى قىلىشنى ۋە چۈشىنىشنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى) ئىنساننى ياراتتى. ئۇنىڭغا (مەقسىتىنى ئۇقتۇرۇش ئۈچۈن) سۆزلەشنى ئۆگەتتى» [سۈرە ئەرراھمان 1ـ4] ئىنئام قانچە چوڭ بولسا قەدرىگە شۇنچە يېتىشكە، شۇنچە شۈكرى تەشەككۈر ئېيتىشقا توغرا كېلىدۇ. تۇزكورلۇق قىلىش شۇنچە سەت بولىدۇ.

ئىسلام دىنى سۆزلەشتىن ئىبارەت بۇ نېئمەتتىن قانداق پايدىلىنىش، كۈنگە توختىماي ھەرىكەتلىنىپ تۇرىدىغان بۇ تىلنى قانداق قىلىپ ياخشى يولغا ئىشلىتىشنى بايان قىلىپ بەردى. نۇرغۇن كىشلەر توختىماي سۆزلەيدۇ ـ يۇ، دىگەنلىرىنى ئاڭلاپ باقىدىغان بولسىڭىز، كۆپ قىسمى پېچەك ياكى ياۋا سۆزلەردىن ئىبارەت. ئاللاھ تىللىرىمىزنى ئېغىزلىرىمىزغا ھەرگىزمۇ مۇشۇنداق ئورۇنلاشتۇرۇپ قويغان ئەمەس.

ئىسلام دىنى سۆزنىڭ تېمىسى ۋە ئۇسلۇبىغا ئىنتايىن ئەھمىيەت بېرىدۇ، چۈنكى گەپ ـ سۆز شۇ ئادەمنىڭ ئەقىل ـ پاراستى ۋە خاراكتېرىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى كۆرستىپ بېرىدۇ. جامائەتنىڭ سۆز ئۇسلۇبىغا قاراپ ئۇلارنىڭ ئومۇمى سەۋىيەسىنىڭ قانداق ئىكەنلىكى ئۇلار ياشىغان مۇھىتتا ئەخلاقى پەزىلەتنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە ئىكەنلىكىگە ھۆكۈم قىلغىلى بولىدۇ.

### 863ـ سوئال: ئاللاھنىڭ ئىنسانغا ئاتا قىلغان تىلدىن ئىبارەت بۇ نېئمىتىدىن قانداق پايدىلىنىشى كېرەك؟

1.سۆزلەشتىن ئاۋال سۆزلەشنىڭ زۆرۈرىيىتىنىڭ بار ـ يوقلىقىغا قاراش، زۆرۈر بولسا سۆزلەش كېرەك، بولمىسا جىم تۇرغان ياخشى، زۆرۈر بولمىسا جىم تۇرۇش ئەجرى كۆپ ئىبادەتتۇر.

2. ئۆز مەيلىگە قويۇپ بېرىلگەن تىل شەيتاننىڭ قولىدىكى چۈلۈۋۈر بولۇپ، ئىنساننى خالىغانچە باشقۇرىدۇ، قانداق بىر ئادەم تىلغا ئىگە بولمىسا ئېغىزى قەلبىنى بۇلغايدىغان، غەيۋەت پەردىلىرىنى تېخىمۇ ھەسسىلەپ قېلىنلاشتۇرىۋېتىدىغان تاشلاندۇقلارنىڭ كىرىش ئېغىزىغا ئايلىنىپ قالىدۇ. مەزكۇر دۇرۇسلۇقنىڭ بىرىنچى باسقۇچى، مۇناسىۋەتسىز ئىشلارغا ئارىلاشماسلىق، سورالمىسا جاۋاب بەرمەسلىكتىن ئىبارەت. بىھۇدە سۆزلەردىن يىراق تۇرۇش ئاخىرەتتىكى نىجاتلىقنىڭ ئاساسلىرىنىڭ بىرى، پىشىپ يېتىلگەنلىكىنىڭ ئالامەتلىرىنىڭ بىرىدۇر. قۇرئان كەرىمدە بىھۇدە سۆزلەردىن يىراق تۇرۇش بولسا ناماز، زاكاتتىن ئىبارەت ئىككى چوڭ پەرز ئىبادەتنىڭ ئوتتۇرىسىدا سۆزلەنگەن: «مۆئمىنلەر ھەقىقەتەن بەختكە ئېرىشتى، (شۇنداق مۆئمىنلەركى) ئۇلار نامازلىرىدا (ئاللاھنىڭ ئۇلۇغلۇقىدىن سۈر بېسىپ كەتكەنلىكتىن) ئەيمىنىپ تۇرغۇچىلاردۇر، ئۇلار بىھۇدە سۆز، بىھۇدە ئىشتىن يىراق بولغۇچىلاردۇر، ئۇلار زاكات بەرگۈچىلەردۇر.» [سۈرە مۆئمىنۇن 1ـ4]

3. ئىسلام دىنى بىھۇدە گەپ ـ سۆز ۋە قىلمىشلارنى ھارام قىلدى. چۈنكى ئۇ تېتىقسىزلىقلار، پەس ئىشلارنى يامان كۆرىدۇ. ئۇنىڭدىن سىرت بۇنداق گەپ سۆز ۋە قىلمىشلار ئىنساننىڭ يارىلىشىدىكى مەقسەت ـ تىرىشىش، ئۇنۇم يارىتىشنىڭ غەيرىگە ئۆمۈرنى زايە قىلغانلىقدۇر.

4. ئىنساننىڭ ئاللاھ دەرگاھىدىكى دەرىجىسىنىڭ يۇقىرى ـ تۆۋەنلىكى ئۇنىڭ بىھۇدە گەپ ـ سۆز ۋە قىلمىشلاردىن پاكلىنىشىغا قاراپ بولىدۇ.

5. ياخشى سۆزلەش، تىلنى ياخشى سۆزگە ئادەتلەندۈرۈش لازىم، چۈنكى كۆڭۈلدىكىنى ياخشى ئىبارىلەر بىلەن ئىپادىلەپ بېرىش ئېسىل ئەخلاق بولۇپ، ئاللاھ بارلىق دىيانەت ئەھلىنى ئۇنىڭ ئۈچۈن ماختىغان.

6. مەيلى دوست بولسۇن ياكى دۈشمەن بولسۇن چىرايلىق سۆزلەشنىڭ پايدىسى ناھايىتى كۆپ، دوستلارغا چىرايلىق سۆز قىلغاندا دوستلۇقنى قوغداپ ئاخىرىغىچە داۋاملاشتۇرغىلى بولىدۇ، شەيتاننىڭ ھىيلە ئىشلىتىپ دوستلار ئارىسىغا ئارازلىق سېلىشىنىڭ ئالدىنى ئالغىلى بولىدۇ: «بەندىلەرگە ئېيتقىنكى، ئۇلار ياخشى سۆزلەرنى قىلسۇن، شۈبھىسىزكى شەيتان ئۇلارنىڭ ئارىسىدا پىتنە قوزغايدۇ. شەيتان ئىنسانغا ھەقىقەتەن ئاشكارا دۈشمەندۇر.»[سۈرە ئىسرا 53]

شۈبھىسىزكى، شەيتان ئىنساننى داۋاملىق مارىلاپ تۇرىدۇ، ئۇلارنىڭ ئارىسىغا ئاداۋەت ۋە ئۆچمەنلىك سېلىپ ئاددى تالاش ـ تارتىشتىن قانلىق جەڭ تۇرغۇزماقچى بولىدۇ، بۇ جەڭنىڭ ئالدىنى ئېلىشتا چىرايلىق سۆز ئەڭ ياخشى رول ئوينايدۇ.

دۈشمەنلەرگە چىرايلىق سۆز قىلغاندا ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىك ئوتىنى ئۆچۈرۈپ غەزىپىنى پەسەيتكىلى، ئاز دېگەندىمۇ يامانلىقنىڭ تەرەققىي قىلىپ يالقۇنجاپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالغىلى بولىدۇ: «ياخشى ئىش بىلەن يامان ئىش باراۋەر بولمايدۇ، ياخشى خىسلەت ئارقىلىق (يامان خىسلەتكە) تاقابىل تۇرغىن، (شۇنداق قىلساڭ) سەن بىلەن ئۆزى ئوتتۇرىسىدا ئاداۋەت بار ئادەم گويا سىرداش دوستتەك بولۇپ قالىدۇ.» [ پۇسسىلەت 34]

7.كىشىلەرنى ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا مۇلايىم سۆزلەشكە ئادەتلەندۈرۈش توغرىسىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دەيدۇ: ئىمام مالىك مۇئاز ئىبنى جەبەل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن سەپەرگە ھازىرلىنىپ پۇتۇمنى ئۈزەڭگىگە قويغان ۋاقتىمدا، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ماڭا قىلغان ئەڭ ئاخىرقى ۋەسىيىتى: ئى مۇئاز ئىبنى جەبەل! كىشىلەرگە ئېسىل ئەخلاق بىلەن مۇئامىلە قىلغىن! دېيىش بولغاندى. (مالىك: 1602) بەلكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەت گەپ بىلەن بەرگەندىن چىرايلىق گەپ بىلەن بەرمىگەن ياخشى دەيدۇ.

8. ياخشى سۆز تۇرلۇك ياخشى ئىشلار ۋە پەزىلەتلەر قاتاردىكى ئېسىل خىسلەت بولۇپ ئىنساننى ئاللاھ رازىلىقىغا نېسىپ قىلىدۇ، ئۇنىڭ ئۈچۈن مەڭگۈلۈك نېئمەت يېزىلىدۇ.

9. ئاللاھ بىزلەرنى باشقا دىندىكىلەر بىلەن بولغان گەپ ـ سۆز ۋە مۇنازىرىدە چىرايلىق بولۇشقا، قوپاللىق قىلماسلىققا، ئىنكار قىلماسلىققا، پەقەت گۇناھكار بىرەر ئادەم بىزگە زۇلۇم قىلغاندىلا ئۇنىڭ زۇلمىنى توسۇشقا بۇيرىدى: «ئەھلى كىتاب بىلەن پەقەت چىرايلىق رەۋىشتە مۇنازىرىلىشىڭلار، ئۇلارنىڭ ئىچىدىكى زۇلۇم قىلغۇچىلار (يەنى سىلەرگە قارشى ئۇرۇش قىلغۇچىلار ۋە فىدىيە بېرىشتىن باش تارتقۇچىلار) بۇنىڭدىن مۇستەسنا.»

10.ئۇلۇغۋار كىشىلەر يامان گەپ ـ سۆزنى قىلىپ قويۇشتىن ھەر ۋاقىت ئېھتىيات قىلىدۇ. مەيلى نادان ياكى زومىگەر بولسۇن ھەممە ئادەمگە ئېھتىياتچان بولىدۇ. نادانلار بىلەن سۆلھى قىلىش پەسلىكنى قوبۇل قىلىش دېگەنلىك بولمايدۇ. ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرق بار، بەلكى ئۇ چېچىلىش، تەنتەكلىك، غەزەپلىنىش ۋە ئىنتىقام ئېلىش خاھىشلىرى ئالدىدا ئېغىر ـ بېسىق بولۇپ ئۆزىنى كونترۇل قىلىپ تۇرۇش دېگەنلىك بولىدۇ. شۇنداق بولمىغاندا ئۇ روھىنىڭ گالۋاڭلىقى، خورلۇققا رازى بولىدىغانلىقى ئەقىل ئىگىسى قوبۇل قىلمايدىغان ئىشلارنى قوبۇل قىلىدىغانلىقىدىن

ئىبارەت بولىدۇ خالاس.

11. ئىسلام دىنى بىھۇدە گەپ قىلىش، خاتالىششىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن مەيلى ھەق بولسۇن ياكى ناھەق بولسۇن ھەرقانداق تالاش ـ تارتىشنى ھارام قىلغان، چۈنكى تالاش ـ تارتىشنى قىلغۇچى ئىككى تەرەپنىڭ ھەربىرى قارشى تەرەپنى بېسىپ چۈشۈشنى مەقسەت قىلىدۇ، ئۆزىنىڭ دېگىنىنىڭ توغرىلىقىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن شۈبھىلىك گەپلەرنى خاتا ئىبارىلەرنى ئىشلىتىشتىن باش تارتمايدۇ، قارشى تەرەپنى بېسىپ چۈشۈش ھەقىيقەتنى گەۋدىلەندۈرۈشتىن مۇھىم ئورۇندا تۇرىدۇ، ھەر ئىككى تەرەپ ئۆزەمچىلىك، سەركەشلىك خاراكتېرىنى ئوچۇق نامايەن قىلىشىدۇ، بۇنداق شارائىتتا ھەقىقەتنى چۈشەندۈرۈشكە ھەرگىز پۇرسەت بولمايدۇ.

ئىسلام دىنىمىز بۇنداق تالاش ـ تارتىشنى دىن ۋە ئەخلاق ئۈچۈن خەتەر ھېسابلايدۇ. بىر قىسىم كىشىلەرنىڭ سۆزلەش ئىقتىدارى بولۇپ مەيلى ئالىم بولسۇن ياكى نادان بولسۇن ھەممىسى بىلەن ئارىلىشىدۇ، باشقىلارغا گەپ سېتىش ئۇلارنىڭ بىرىنچى كۆڭۈل ئېچىشى بولۇپ، ھېچقاچان سۆزلەپ زېرىكمەيدۇ، ئۇلارنى ئۆز مەيلىگە قويۇۋەتسە كىشىلەرنىڭ ئىشلىرىنى بۇزۇپ قويىدۇ، دىنىنىڭ گۈزەللىكى ۋە ھۆرمىتىنى كەتكۈزىدۇ. ئىسلام دىنى بۇنداق ۋاتىلداق ئادەملەردىن ئەڭ قاتتىق نارازى بولغان.

جابىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئاراڭلاردىن ماڭا ئەڭ سۆيۈملۈك ۋە قىيامەت كۈنى ماڭا ئەڭ يېقىن ئولتۇرىدىغانلار ئەخلاقى ئېسىل بولغىنىڭلاردۇر. ئاراڭلاردىن ماڭا ئەڭ ئۆچ كۆرۈلىدىغان ۋە قىيامەت كۈنى ماڭا ئەڭ يىراق ئولتۇرىدىغانلار بولسا، مەمەدانلىق قىلىپ، قۇرۇق گەپنى تولا قىلىدىغان، كەلسە كەلمەس سۆزلەۋېرىدىغانلاردۇر، دېدى. ساھابىلار: ئى رەسۇلۇللاھ ! بىز: قۇرۇق گەپنى تولا قىلىدىغان، كەلسە كەلمەس سۆزلەۋېرىدىغان دېگەن سۆزنى چۈشەندۇق. لېكىن: مەمەدانلىق قىلىدىغان دېگەن سۆزنىڭ مەنىسىنى چۈشەنمىدۇق؟ دەپ سورىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇلار مۇتەكەببىرلەردۇر، دېدى. (تىرمىزى: 2018)

گەپدان ئادەملەر گەپ ئارقىلىق ئۈستۈنلۈكنى ئىگىلىمەكچى بولىدۇ، ئۇلارغا نىسبەتەن گەپ بىرىنچى ئورۇندا، گەپنىڭ مەزمۇنى 2 ـ ئورۇندا تۇرىدۇ. ئۇلۇغۋار مەقسەت ئاخىرقى ئورۇندا تۇرىشى، ھەتتا پەقەت ئورۇن بولماسلىقىمۇ مۇمكىن.

13. نۇرغۇن كىشىلەر تۈرلۈك باھانە ـ سەۋەبلەر بىلەن سورۇنلارنى ئورۇنلاشتۇرۇپ ئەپقاچتى خەۋەرلەر، بىھۇدە گەپ ـ سۆزلەر، غەيۋەت ـ شكايەتلەر ۋە ئەيىب ئىزدەشلەر بىلەن ۋاقىتلىرىنى ئۆتكۈزىدۇ، چۈنكى ئۇلارنىڭ ئاستىدا سايىدايدىغان ئارتۇق پۇل ماللىرى بار، پەقەت باشقىلارنىڭ گەپلىرىنى قىلىش بىلەن خۇشاللىق تاپىدۇ، ئۇنىڭدىن باشقا ئىشى يوق. ئىسلام دىنى بۇنداق سورۇنلارنى يامان كۆرىدۇ: «كىشىلەرنى ئەيىبلىگۈچى سۇخەنچىگە ۋاي! ئۇ مال توپلىدى ۋە ئۇنى (ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلماي ساقلاش ئۈچۈن) ساندى، ئۇ مېلى ئۆزىنى (دۇنيادا مەڭگۈ قالدۇرىدۇ دەپ ئويلايدۇ) ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، ئۇ چوقۇم ھۇتەمەگە تاشلىنىدۇ. » [سۈرە ھۇمەزە 1-4]

## 864ـ سۇئال: قەلبنى ئاداۋەتتىن يىراق قىلىشنىڭ ئۇسۇلى

ئىنسانىنىڭ قەلبى ئۆچ ـ ئاداۋەتتىن خالىي بولسا، بىرەرسىنىڭ پايدىغا ئېرىشكەنلىكىنى كۆرگەندە كۆڭلى سۆيۈنۈپ ئاللاھنىڭ رەھمەت قىلغانلىقى، پۈتۈن بەندىلەرنىڭ ئۇنىڭغا موھتاج

ئىكەنلىكىنى ھېس قىلسا ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، «ئى ئاللاھ، ماڭا ياكى بەندىلىرىڭدىن بىرەرسىگە بەرگەن نېئمەت پەقەت سەندىندۇر، سېنىڭ شېرىكىڭ يوقتۇر، ھەمدۇسانا ساڭا خاستۇر، ساڭا شۇكرى ئېيتىمەن.» دېگەن سۆزنى ياد ئەتسە، ئاللاھنىڭ بەندىلىرىدىن بىرەرسىگە ئەزىيەت يەتكەنلىكىنى كۆرگەن چېغىدا قايغۇرۇپ ئاللاھنىڭ ئاسان قىلىپ بېرىشىنى، گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلىشىنى تىلىسە بۇنداق مۇسۇلمان، قەلبى پاك، گۇناھسىز، ئاللاھ ۋە ھاياتلىقتىن سۆيۈنگەن ھالدا، قەلبى قارىغۇلارچە ئاداۋەت ساقلاشتىن ئارام تاپقان ھالەتتە ياشىيالايدۇ، شۈبھىسىزكى قەلبنىڭ ئاداۋەت بىلەن بۇلغىنىشى ئېغىر كېسەللىك بولۇپ، بۇنداق قەلبتىكى ئىمان خۇددى تۆشۈك قاچىدىكى سۇ ئېقىپ تۈرمىغانغا ئوخشاش تېزلا ئېقىپ تۈگەيدۇ!

ئىسلام دىنى قەلبكە ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ، قارا قەلب ياخشى ئەمەللەرنى بۇزىدۇ، گۈزەللىكى ۋە ساپلىقىنى يوقىتىدۇ، نۇرلۇق قەلب بولسا ئاللاھ ئازراق ياخشى ئىشقىمۇ كۆپ ساۋاب بېرىدۇ، بەرىكەت بېرىدۇ، ھەرقانداق ياخشى ئىشقا نېسىپ قىلىدۇ.

شۇنداق بولغانلىقى ئۈچۈن ئىلگىرىكى مۇسۇلمان جامائە بىر - بىرىگە مېھرى - شەپقەت قىلىشاتتى، بىر - بىرىنى ياخشى كۆرەتتى، بىر - بىرىنى دوست تۇتاتتى، ئۆزئارا ياردەملىشەتتى، بىر - بىرىگە سىلىق مۇئامىلە قىلىشاتتى، شەخسىيەتچىلىككە ئۇلار ئارىسىدا ئورۇن يوق ئىدى.

## 865ـ سۇئال: ئاداۋەتنىڭ زىيىنى ۋە ئاداۋەتنى تۈگۈتۈشنىڭ ئۇسۇلى

شۈبھىسىزكى، دۈشمەنلىك، ئاداۋەت ئۆسۈپ تەرەققىي قىلىپ يىلتىزى چوڭقۇرلاشسا، تىكەنلىرى شاخلىسا ئىماننىڭ نازۇك چېچەكلىرىنى سولاشتۇرۇپ مېھرى - شەپقەت ۋە تىنچلىقتىن ئىبارەت گۈزەل ئىزنالىرىنى يوقىتىدۇ. بۇ چاغدا پەرىز ئىبادەتلەرنى ئادا قىلغاننىڭ پايدىسى بولمايدۇ، قەلبنى گۇناھ ئۆتكۈزۈشتىن يىراق قىلالمايدۇ.

دۈشمەنلىشىش، ئاداۋەت ساقلاش ئەقلىنى سۇسلاشتۇرۇپ ئادىمگەرچىلىككە خىلاپ بولغان كىچىك گۇناھلارنى، لەنەتكە دۇچار قىلىدىغان چوڭ گۇناھلارنى ئۆتكۈزۈشكە سەۋەب بولىدۇ. ئەخلاقى - پەزىلەتلەردىن كۆز يۇمدۇرۇپ رەزىللىكلەرنى چوڭ كۆرسىتىدۇ، بەزىدە يالغان - ياۋىداق گەپلەرنى توقۇپ چىقىشقا ئۈندەيدۇ، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئىسلام دىنى ھارام قىلغان، دۇچار بولۇپ قېلىشتىن ئاگاھلاندۇرغان، چەكلەشنى ئەڭ ياخشى ئىبادەت قىلغان ئىشلاردۇر.

شەيتان ئاقىل ئادەمنى بۇتقا چوقۇندۇرۇشتىن ئاجىز كېلىشى مۇمكىن. ئەمما ئىنساننى ئازدۇرۇش ۋە ئۇنى ھالاكەتلىك ئىشلارغا باشلاشقا ھېرىسمەن بۇ شەيتان ئۇنى پەرۋەردىگارنىڭ ھەق - ھوقۇقلىرىنى بۇتپەرەستىنمۇ ئۆتە دەرىجىدە ئىنكار قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ بىلەن پەرۋەردىگارنىڭ ئارىلىقىنى يىراقلاشتۇرۇشتىن ھەرگىز ئاجىز كەلمەيدۇ، ئۇنىڭ ۋاستىسى قەلبلەرگە بىر - بىرىگە بولغان ئاداۋەت ئوتلىرىنى تۇتاشتۇرۇشتىن ئىبارەت. چۈنكى كىشىلەرنىڭ دوستلىقى سۇسلىشىپ ئىتتىپاقلىقى بۇزۇلسا، رەھىمسىزلىك، بەڭۋاشلىق ھالىتىگە قايتىپ ئاللاھ راۋاجلاندۇرۇشقا ئەمر قىلغان قېرىنداشلىقنى ئۇزۇپ زېمىندا بۇزۇقچىلىق قىلىشقا باشلايدۇ.

ئىسلام دىنى ئاداۋەتنىڭ ئالامەتلىرىنىڭ چىقىشىغا ئالاھىدە دىققەت قىلىپ تېخىمۇ ئېغىرلىشىشىنىڭ ئالدىدىلا ئۇنى بىر تەرەپ قىلدى. مەلۇمكى كىشىلەرنىڭ مىجەز - خاراكتېرلىرى، شەيئىلەرگە بولغان چۈشەنچىلىرى ئوخشاش بولمىغاچقا، ھاياتلىق مەيدانلىرىدا ئۇچرىشىش جەريانىدا توقۇنۇش ۋە يىراقلىشىش بولمىدى دېگەن تەقدىردىمۇ بەزى كۆڭۈل غەشلىكلەرنىڭ يۈز بېرىشىدىن ساقلانغىلى بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى ئەنە شۇنداق غەشلىكلەرنىڭ

ئالدىنى ئېلىش، ئۇلارنى دوستلاشتۇرۇپ كۆڭۈللەرنى بىر ـ بىرىگە باغلاش ئۈچۈن بىر ـ بىرىنى تاشلىۋېتىش، بىر ـ بىرىگە قارىماي يۈرۈشلەرنى هارام قىلغان. توغرا، بەزى كىشىلەر سىزگە ئوچۇق ئاشكارا يامانلىق قىلىشى مۇمكىن بۇ چاغدا سىز غەزەبلىنىپ ئۇنى كۆز ئالدىڭىزدىن يوقاتماقچى بولۇشىڭىز مۇمكىن، لېكىن ئاللاھ تائالا مۇسۇلمان بىلەن مۇسۇلماننىڭ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ بۇنچىلىك دەرىجىدە يامانلىشىپ قېلىشىنى هەم خالىمايدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ـ بىرىڭلارنى تاشلىۋەتمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارغا تەتۈر قاراشماڭلار، ئاداۋەتلەشمەڭلار ۋە هەسەت قىلىشماڭلار، هەممىڭلار اللەنىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار. مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ئاداۋەت تۇتۇشى دۇرۇس ئەمەس. (تىرمىزى: 1935)

بەلگىلەنگەن بۇ ۋاقىتتا ئاچچىقى يېنىپ غەزەپ بېسىلىدۇ، بۇ چاغدا مۇسۇلمان خۇددى ئاسماندىكى يىغىلىپ تۇرغان قارا بۇلۇتنى شامال بىرلا چىقىپ تارقىتىۋەتكەنگە ئوخشاش قېرىندىشى بىلەن بولغان ئالاقىسىنى باشلىشى، بۇرۇنقىدەكلا ئىتتىپاق ئۆتۈشى لازىم. ئادەم جېدەل قىلغاندا ياكى زۇلۇم قىلىدۇ، ياكى زۇلۇم قىلىنىدۇ، زۇلۇم قىلغۇچى، باشقىلارنىڭ هەق ـ هوقۇقىغا دەخلى يەتكۈزگۈچى بولسا ئۇزىنىڭ گۇمراھلىقىدىن يېنىپ ئىش هەرىكىتىنى ئىسلاھ قىلىشى لازىم، بىلىشى كېرەككى قارشى تەرەپنى خاتىرجەم قىلماي، ئۇنى رازى قىلماي تۇرۇپ قەلبىدىكى ئۆچمەنلىكنى چىقىرىۋېتەلمەيدۇ، ئىسلام دىنى بۇنداق ئەھۋالدا هەمرايى بىلەن يارىشىپ، ئۇنىڭ كۆڭلىنى ئېلىشقا بۇيرىغان. ئىسلام دىنى بېرىشى بار ئادەمگە شۇنداق نەسىھەت قىلغان. ئېلىشى بار ئادەمنى يۇمشاق مۇئامىلە قىلىشقا، كەڭ قورساق بولۇشقا، قېرىندىشى ئۆزرە ئېيتىپ ئەپۇ سوراپ كەلگەندە ئۆزرىنى قوبۇل قىلىپ ئۆتمۈشتىكى خاتالىقلارنى ئەپۇ قىلىۋېتىشكە ئۈندىگەن. ئىسلام دىنى هەرئىككى تەرەپنى يېتەكلەش ئارقىلىق ئاداۋەتكە قارشى كۈرەش قىلىپ ئۇنى جايىدىلا ئۇجۇقتۇرىۋەتكەن، مۆئمىن جەمەتنى ئۆزئارا دوستلىشىدىغان ئادىل مۇئامىلە قىلىشىدىغان يۇقىرى سەۋىيىگە كۆتۈرگەن. ئىسلام دىنى ئاداۋەتنى كۆڭلىدىن چىقىرىۋەتمەي ساقلاپ يۈرۈش، قەلبىدە خۇددى يانار تاغقا ئوخشاش پارتلاپ تۇرۇشنى پەسلىك دەپ هېسابلايدۇ. بۇنداق كىشىلەرنىڭ نۇرغۇنلىرى دەردىگە چىدىماي قارشى تەرەپنى سەتلەپ شالىسىنى چاچقاندا، ئېغىزىدىن كۆپۈك قاينىتىپ ئازار بەرگەندە ۋە پىتنە ـ پاسات تېرىغاندىلا ئاندىن كېيىن ئارام تاپىدۇ.

### 866ـ سۇئال: پەس ئەخلاقنىڭ مەنبئى نىمە؟

نۇرغۇن پەس ئەخلاقلار بار بولۇپ، دىققەت قىلغان ئادەم ئۇنىڭ مەنبئىنى بىلەلەيدۇ، شۇبهىسىزكى، گەرچە ئۇلارنىڭ ئىپادىلىنىشى ئوخشاش بولمىسىمۇ ئۇنىڭ سەۋەبى پەقەت بىرلا، ئۇ بولسىمۇ ئاداۋەت ساقلاشتىن ئىبارەت.

1. شۇبهىسىزكى كىشىلەرنىڭ ئەيىبىنى ئىزدەش، مەقسەتلىك هالدا ئۇلارغا ئەيىب قويۇش شۇ ئادەمنىڭ ۋۇجۇدىدىكى نىجىسلىق ۋە پەسلىكنىڭ ئالامىتىدۇ.، ئىسلام دىنى تۆهمەت قىلغۇچىلارغا بېرىلىدىغان جازالارنى بەلگىلىدى. ئەمما ئۇنىڭ ئاخىرەتتىكى جازاسى تېخىمۇ قاتتىق، تېخىمۇ ئېغىر بولىدۇ. باشقىلارغا ئاداۋەت ساقلىماسلىق، مۆئمىندىن كىشىلەرگە قولى بىلەن ياخشىلىق قىلىپ بېرەلمىسە دىلى بىلەن بولسىمۇ ياخشىلىقنى ئۈمىد قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ، يوق تۆهمەتنى توقۇيدىغان كىشىلەر ئەڭ يۇزى قېلىن كىشىلەردۇر. ئاللاھ بەندىلىرىگە ناهايىتى مەرھەمەتلىك

بولغانلىقى ئۈچۈن گەرچە ئەيىبلىرى بولسىمۇ بەندىلەرنىڭ ئەيىپلىرىنى يۆگەشكە بۇيرىدى، بىر مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلماننىڭ بار بولغان ئەيىپىنى تارقىتىپ ئىچىنى بوشىتىشى دۇرۇس بولمايدۇ. قەلبى ساغلام ئادەم بەندىلەرنىڭ خاپىلىقلىرىغا خەيرىخاھلىق قىلىدۇ ۋە قايغۇرىدۇ، باشقىلارنىڭ سەتچىلىكلىرىنى ئاشكارىلاش، سىرلىرىنى پاش قىلىش، ئەيىبلىرىنى ئىچىش بىلەن كۆڭۈل خوش قىلىش ھەقىقىي مۇسۇلماننىڭ ئىشى ئەمەس.

2.غەيۋەت قىلىش، كۈچلۈك ئاداۋەت، ئىچ ئاغرىتىشقا تازىلاشقا موھتاج بولغان قەلبنىڭ مەھسۇلى بولغاچقا ئىسلام دىنى ئۇنى ھارام قىلغان. سۆخەنچىلىك ئارازلىق پەيدا قىلىپ قەلبلەرنى ئۆزگەرتىدىغان بولغاچقا دوستلۇقنى قوغداپ قېلىپ بۆلگۈنچىلىكتىن ساقلاش ئۈچۈن ئىسلام دىنى ئۇنى ھارام قىلغان. يامان گەپنى ئاڭلىغان ئادەم ئۇنى تارقىتىۋەتمەسلىكى لازىم، نۇرغۇن يامان سۆزلەر باركى دېيىلگەن يەردە قېلىپ قالسا ئۆزلىكىدىن يوقاپ كېتىدۇ! ئەتراپقا تارقىتىلسا ئوت قۇيرۇق ئادەملەر ئۇنى تېخىمۇ پۇۋۇلەپ يالقۇنجىتىدۇ ـ دە، ئۇچقۇنى ھەممە ياققا تۇتۇشۇپ تەسۋىرلىگۈسىز ئازاب ـ ئوقۇبەتلەرنى ئېلىپ كېلىدۇ! ھەممامدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: سۆخەنچى جەننەتكە كىرمەيدۇ دېگىنىنى ئاڭلىغانىدىم. (بۇخارى: 6056)

3.ئاداۋەت ساقلىغان ئادەم باشقىلارنى يامان گۇمان قىلىدۇ، ئەيىبىنى ئىزدەيدۇ، كۆزگە ئىلمايدۇ، روھى ياكى جىسمانىي ئەيىبلىرى بىلەن ھاقارەت قىلىدۇ، ئىسلام دىنى بۇنى قاتتىق يامان كۆرىدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بۇ دۇنيادا بىر بەندە يەنە بىر بەندىنىڭ ئەيىبىنى ياپسا، قىيامەت كۈنى، الله تائالا ئۇنىڭ ئەيىبىنى ياپىدۇ. (مۇسلىم: 2590)

كىشىلەرنىڭ ئەيىبىنى ئىزدىگۈچىلەرنىڭ گۇناھى ئېنىق بولغان گۇناھلار بىلەن شۇغۇللانغۇچىلارنىڭ گۇناھلىرىدىنمۇ كۆپ بولىدۇ، ئۇلار ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن بەكراق مەھرۇم قالىدۇ. چۈنكى گۇناھنى تارقىتىشقا ئورۇنۇش شۇ گۇناھنى قىلغاندىن يامانراق بولىدۇ.

4. ئاللاھنىڭ شەرىئىتىگە ھۆرمەت قىلىش، ئۇنى ھىمايە قىلىش بىلەن ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە ئاداۋەت ساقلاش ئۇلارنى خورلاش نىيىتىدە بولۇش ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرق بار. چۈنكى بىرىنچى خىل ئاڭ ۋە ئىدىيە كىشىنى ئېگىز چوققىغا يەتكۈزىدۇ، خەلقنى قۇربان قىلىپ خۇشاللىققا ئېرىشىش، خاتالىششنى ئۈمىد قىلىش، ئۇلارنىڭ ئازابلىرىدىن خۇشال بولۇشتەك ناچار خاھىشتىن يىراق قىلىدۇ.

5. ئاداۋەت ساقلىماسلىق بىرخىل ئېسىل پەزىلەت بولۇپ، بۇنداق پەزىلەتكە ئىگە بولغان ئادەم ئۆزىنىڭ غەلىبە ۋە مەغلۇبىيىتىنى باشقىلارغا باغلىۋالمايدۇ، چۈنكى ئۆزى مەغلۇپ بولغان ۋاقىتتا باشقىلار غەلىبە قازىنىشى مۇمكىن، ئۆزى كەينىدە قالغاندا باشقىلار ئالدىغا ئۆتۈپ كېتىشى مۇمكىن.

6. ئۆزى پايدا ئالالمىغانلىقى ئۈچۈن پايدا ئالغان ھەربىر ئادەمنىڭ زىيان تارتىشىنى ئۈمىد قىلىش تولىمۇ ئەخمەقانىلىق ۋە پەسلىكتۇر! مۇسۇلمان دېگەن نەزەر دائىرىسى، تەپەككۇرى كەڭ، مېھرى ـ شەپقەتلىك بولۇش، ئىشلارغا ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي ئارزۇ ـ ئارمانلىرى نۇقتىسىدىن ئەمەس، بەلكى ئومۇمنىڭ مەنپەئەتى نۇقتىسىدىن نەزەر قىلىشى لازىم، ئۆچ ـ ئاداۋەت ساقلىغۇچىلار، ھەسەت قىلغۇچىلارنىڭ كۆپ قىسمى ئۆزلىرى ئارزۇ قىلغان نەرسىلەردىن مەھرۇم قېلىپ، باشقىلارنىڭ ئالقانلىرىنىڭ دەل ئۆزى مەھرۇم قالغان نەرسىلەر بىلەن توشۇپ تۇرغانلىقىنى

كۆرۈپ، كۆڭۈللىرىدىكى ئاداۋەت، ھەسەت قازانلىرى قايناپ تاشىدۇ؟ بۇ ئۇلارغا ھەرگىز ئارامەتچىلىك بەرمەيدىغان زور ئاپەتتۇر!

### 867ـ سۇئال: ھەسەدخورلۇقنىڭ زىيىنى

ئىسلام دىنى ھەسەت قىلىشنى ھارام قىلغان. پەيغەمبەرنى ھەسەت قىلغۇچىلارنىڭ يامانلىقىدىن پاناھ تىلەشكە بۇيرىغان. چۈنكى ھەسەتخورلۇق قەلبدە يانغان چوغ بولۇپ، ھەسەت قىلغۇچى ۋە باشقا كىشىلەرگە ئازار بېرىدۇ، باشقىلار ئېرىشكەن نېئمەتنىڭ زاۋاللىقىنى ئۈمىد قىلىدىغان ئادەم جەمئىيەتكە نىسبەتەن چوڭ ئاپەت بولۇپ، ھېچقانداق ئىشنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالمايدۇ. ياخشىلىققا ئېرىشكۈچىلەرنىڭ قاق سەنەم بولۇپ كېتىشىنى ئۈمىد قىلىدىغان ئادەم قاتمۇقات زۇلمەت قاراڭغۇلۇقلار ئارىسىدا ھاياتلىق ھەقىقەتلىرىدىن مەھرۇم قالغان ئادەمدۇر.

بىرىنچىدىن: بۇنداق ئادەم پەقەت بۇ دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ماتالىرى بىلەن چەكلىنىپ قالغان شۇنىڭ ئۈچۈن كۆزىدىن ياش ئاقتۇرىدىغان، ئۇنىڭغا ئېرىشكەنلەرگە ئاداۋەت ساقلايدىغان ئادەمدۇر، بۇ ئىككى دۇنيانىڭ ماھىيىتىنى خاتا مۆلچەرلىگەنلىك. بەلكى تەييارلىق قىلىشقا، قولدىن كەتسە قايغۇرۇشقا تېگىشلىك بولغان ئاخىرەت ھاياتىنى ئۇنۇتقانلىق ياكى بىلمىگەنلىكتۇر.

ئىككىنچىدىن: بۇنداق ئادەم ئىرادىسىز تەييارتاپ، پەرۋەردىگارنىڭ دۇنيادىكى قانۇنىيىتىدىن خەۋەرسىز ئادەمدۇر.

### 868ـ سۇئال: ھەسەد بىلەن ھەۋەسنىڭ پەرقى

ھەسەت قىلىش بىلەن ھەۋەس قىلىش ئوتتۇرىسىدا چوڭ پەرق بار. ھەسەد قىلىشنى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتتۇق، ھەۋەس قىلىش دېگىنىمىز، باشقىلار ئېرىشكەن ياخشىلىققا ھەۋەس قىلىپ ئۆزىنىڭمۇ ئوخشاش ياخشىلىققا ئېرىشىشىنى ئۈمىد قىلىش دېگەنلىكتۇر.

ئىنتىلىش دېگىنىمىز: ئۆزىنىڭ بۈيۈكلۈككە ئېرىشىشىنى ئۈمىد قىلىش بىلەن بىرگە ئۇنىڭغا تىرىشچانلىق كۆرسىتىش دېگەنلىكتۇر. بۇ سالىھ بەندىلەرگە خاستۇر.

سۇلايمان ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «پەرۋەردىگارىم! ماڭا مەغپىرەت قىلغىن، ماڭا مەندىن كېيىن (مەندىن باشقا) ھېچ ئادەمگە مۇيەسسەر بولمايدىغان پادىشاھلىقنى ئاتا قىلغىن، سەن ھەقىقەتەن كۆپ ئاتا قىلغۇچىدۇرسەن.» [سۈرە ساد 35]

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پەقەت ئىككى خىل خىسلەتكە ئىگە كىشىگىلا ھەسەت قىلىشقا (يەنى بۇ خىل خىسلەتنىڭ ئۆزىدىمۇ تېپىلىشىنى ئارزۇ قىلىشقا) بولىدۇ: بىرى، اللە مال ئاتا قىلىپ، ئۇنى ھەق يولدا ئىشلىتىشكە مۇيەسسەر قىلغان كىشى؛ يەنە بىرى، اللە ئىلىم ئاتا قىلغان، ئۇشبۇ ئىلىم بىلەن توغرا ھۆكۈم چىقارغان ۋە شۇ ئىلىمنى باشقىلارغا ئۆگەتكەن كىشى. (بۇخارى: 1409)

ھەدىستە دېيىلگەن ھەسەت قىلىش نېئمەتنىڭ يوقىلىشىنى ئەمەس بەلكى ئوخشىشىنىڭ بېرىلىشىنى ئۈمىد قىلىشتىن ئىبارەت. مەقسەت شۇكى، ئىنسان ئۇلۇغۋار ئىشلارنى كۆزلەش، ئەرزىمەس ئارزۇلارغا باغلىنىپ قالماسلىقى لازىم، نۇرغۇن ئىشلار باركى ئىنسانغا ھەسرەتتىن باشقا ھېچنەرسە ئېلىپ كېلەلمەيدۇ. بەزىدە ئاللاھ باشقىلارغا ئالاھىدە بولغان ئىقتىدار ئاتا قىلغانلىقى ياكى شۇ ئىقتىدارى بىلەن پايدا ـ مەنپەئەت تاپقانلىقى ئۈچۈن ئۇلارغا ھەسەت قىلىش، ئاداۋەت ساقلاشتەك گۇناھقا ئېلىپ بارىدۇ. بۇ توغرىسىدا ئاللاھ مۇنداق دېگەن: «ئى مۆئمىنلەر! ئاللاھ سىلەردىكى بىر ـ بىرىڭلاردىن ئارتۇق قىلغان نەرسىلەرنى (ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن)

ئاززۇ قىلماڭلار، ئەرلەر قىلغان ئەمەللەردىن ھەسسىدار بولىدۇ ئاياللارمۇ قىلغان ئەمەللىرىدىن ھەسسىدار بولىدۇ، ئاللاھتىن ئۇنىڭ پەزلىنى تىلىگەنلەرگە (ئاللاھ بېرىدۇ) ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر.» [سۈرە نىسا 32]

ئەمما جەمئىيەتتىكى يامان خاھىشلارنى ئىنكار قىلىشاق، ئۇ ئادالەتنى بېكىتىش بولۇپ ھەسەت قىلىش قاتارىغا كىرمەيدۇ. مەسىلەن: بىراۋنىڭ ئاز ئىشلەپ كۆپ ئالغانلىقى ياكى لاياقىتى بولمىغان بىر ئىشقا تەيىن قىلىنغانلىقىغا غەزەپلەنسەك بۇ غەزەپ يوللۇق غەزەپ بولۇپ، ئۇمۇمنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزلىگەنلىكتۇر. ئۇنىڭ شەخسىي ئاداۋەت بىلەن ئالاقىسى يوق.

ئىسلام دىنى كىشىلەرنى خەلق ۋە ھاياتلىقتا ساپ ۋە ئېسىل تۇيغۇلار بىلەن مۇئامىلە قىلىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ قەلبلىرىدىكى ھەسەتخورلۇق ۋە ئۆچ ـ ئاداۋەتچىلىكنىڭ پەس كىرلىرىنى ھەرۋاقىت تازىلاپ ئۇلارنى ھەرۋاقىت نازارەت قىلىپ تۇرىدۇ. مەسىلەن ھەركۈنى، ھەرھەپتە ۋە ھەريىلدا ئىسلام ئەخلاقلىرى بىلەن ئۇلارنىڭ قەلبلىرىدىكى ئاداۋەتنى چىقىرىپ تاشلاپ تېخىمۇ تازا، تېخىمۇ سەزگۈر ھالەتكە كەلتۈرىدۇ.

## 869ـ سۇئال: ئىبادەتنىڭ نەتىجىسنى كۆرۈشنىڭ ئۇسۇلى

1.كۈنىگە بەش ۋاق ئوقۇلىدىغان پەرز نامازلار پەقەت ئەتراپتىكى كىشىلەرگە قارىتا ساپ قەلب ئىگىسىدىن سادىر بولغان بولسىلا ئاندىن ساۋابنى تاپقىلى بولىدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۈچ تۈرلۈك ئادەمنىڭ نامىزى قۇلاقلىرىدىن ئاشمايدۇ (يەنى قوبۇل بولمايدۇ). بىرىنچى، خوجايىنىدىن قاچقان قۇل؛ ئىككىنچى، ئېرىنىڭ گېپىگە ئۇنىماي، ئۇنى خاپا قىلغان ھالدا كېچىنى ئۆتكۈزگەن ئايال؛ ئۈچىنچى، جامائەت ياقتۇرمىسىمۇ ئىمام بولغۇچى كىشى. (تىرمىزى: 360)

2.ھەپتىدە بىر قېتىم بەندىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرى ستاتىستىكا قىلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا ئىنسانىنىڭ قولى بىلەن قانداق ئەمەللەرنى قىلغانلىقى، كۆڭلىدە نېمىلەرنى ساقلىغانلىقىغا قارايدۇ، قەلبى ساغلام بولسا قۇتۇلۇپ قالىدۇ، ئەگەر ئاچچىقلىنىش، ھەسەتخورلۇق، نارازى بولۇش قاتارلىقلارنىڭ گۇناھلىرى بىلەن بۇلغانغان بولسا ھالاك بولىدۇ.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جەننەتنىڭ دەرۋازىسى دۈشەنبە ۋە پەيشەنبە كۈنلىرى ئېچىلىپ، اللەقا شېرىك كەلتۈرمىگەن ھەرقانداق بەندىگە مەغپىرەت قىلىنىدۇ. پەقەتلا قېرىندىشى بىلەن ئوتتۇرىدا ئاداۋىتى بولغان كىشىلا مەغپىرەت قىلىنماي: "بۇ ئىككىسى ياراشقانغا قەدەر كۈتۈپ تۇرۇڭلار، بۇ ئىككىسى ياراشقانغا قەدەر كۈتۈپ تۇرۇڭلار، بۇ ئىككىسى ياراشقانغا قەدەر كۈتۈپ تۇرۇڭلار! " دېيىلىدۇ. (مۇسلىم: 2565)

3. ھەريىلى شەئبان ئېيىدا ئاللاھ تائالا بەندىلەرنىڭ ئەمەللىرىگە قاراپ ئۇلارنى مەغپىرەت قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان ئاداۋەتنى ھەرگىز ئۇززۇنغا سوزماسلىقى كېرەك. چۈنكى ئاللاھ زېمىن ئەھلىگە رەھمەت قىلىدىغان بولۇپ ئۇنىڭغا پەقەت ساپدىل، ئەپۇچان بەندىلەرلا ئېرىشەلەيدۇ. ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن: ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: الله تائالا شەئبان ئېيىنىڭ ئون بەشىنچى كېچىسى بىرىنچى قەۋەت ئاسمانغا چۈشۈپ، ئۆزىگە (يەنى اللەقا) شېرىك كەلتۈرگەن ۋە بىر ـ بىرىگە ئاداۋەت ساقلىغانلاردىن باشقا، پۈتۈن بەندىلىرىنىڭ گۇناھلىرىنى

مەغپىرەت قىلىدۇ. (ئىبنى ماجە: 1390)

كىمكى مۇشۇنداق نەسىھەت، تەربىيىلەش ۋە تازىلاشلاردىن كېيىنمۇ يەنە ئاداۋەتنى ئۆزى بىلەن بىرگە ئېلىپ ئۇ دۇنياغا سەپەر قىلسا ئۇنداق ئادەم دوزاخنىڭ يالقۇنىغا قاقلىنىشقا لايىق. شەرىئەت ئۇنى پاكلىيالمىغان بىلەن دوزاخ ئوتى ئۇنىڭ يۈرەك قاتلاملىرىغا كىرىپ ئاداۋەتلىرى ۋە گۇناھلىرىنى كۆيدۈرەلەيدۇ!

## 870ـ سۇئال: گۇناھ بولمايدىغان ئاداۋەت

ئىسلام يامان كۆرگەن ئاداۋەت، ئۇنىڭ ئاقىۋىتى سەۋەبى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى پەقەت دۇنيا ۋە ئۇنىڭ ئارزۇ ـ ئارمانلىرى، دۇنيانىڭ لەززەتلىرى ۋە بايلىقلىرىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن كېلىپ چىققان ئاداۋەتتۇر. ئەمما ئاللاھ ئۈچۈن، ھەقىقەت ئۈچۈن ئاچچىقلىنىش، شەرەپ ئۈچۈن قوزغىلىش بۇ باشقا ئىش. مۇسۇلمان ئاللاھنىڭ ئەمرىگە ئىتائەت قىلمايدىغان، بەلگىلىمىلەرگە خىلاپلىق قىلىدىغان كىشىلەرگە تاكى ئۇلۇپ كەتكۈچە ئاداۋەت تۇتسا، ئۇلار بىلەن ئالاقە قىلمىسا ئۇنىڭغا ھېچقانداق گۇناھ بولمايدۇ. بەلكى بۇ چىن ئېتىقاد ئاللاھقا بولغان ئىمان ـ ئىخلاسىنىڭ بارلىقىنىڭ ئالامەتلىرىدۇر. ئاللاھ تائالا ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرى گەرچە بىزنىڭ ئەڭ يېقىن كىشىلىرىمىز بولسىمۇ، ئۇلاردىن يىراق تۇرۇشقا بۇيرىغان: «ئى مۆئمىنلەر! ئەگەر ئاتىلىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار، ئىماندىن كۇفرىنى ئارتۇق كۆرسە (كۇفرىدا مەھكەم تۇرسا)، ئۇلارنى دوست تۇتماڭلار، ئىچىڭلاردىن كىملەركى، ئۇلارنى دوست تۇتىدىكەن، ئۇلار زالىملاردۇر (يەنى ئۇلارغا ئوخشاش مۇشرىكتۇر، چۈنكى مۇشرىكلىككە رازى بولغان ئادەممۇ مۇشرىك ھېسابلىنىدۇ)» [سۈرە تەۋبە 23] مۇسۇلماننىڭ يامان كىشىلەر ياكى بىپەرۋالىق، سۇسلۇقتا كۈشكۈرتىدىغان كىشىلەردىن يىراق تۇرۇشى ۋاجىپ. ئاللاھنىڭ ھەققىدە، خاتالىق ئۆتكۈزگەن ئادەمدىن جازالاش ئۈچۈن بىر مەزگىل ياكى مەڭگۈ، ئۆزىنى يىراق تۇتسا خاتا قىلغان بولمايدۇ.

## 871ـ سۇئال: كۈچلۈك، غەيرەتلىك بولۇشنىڭ مەنىسى نېمە؟

مۇستەھكەم ئەقىدە ـ ئىزچىل بولغان ئېتىكلىك، تۇگىمەس جۈرئەت، قىيىنچىلىققا بەرداشلىق بېرىش، خەۋپ ـ خەتەردىن قورقماسلىق قاتارلىقلارنىڭ قۇرۇماس بۇلىقىدۇر، بەلكى ئۇ بىزگە ئۆلۈمنىمۇ ئاسان قىلىپ بەرگۈچىدۇر. بۇلار قەلبكە سىڭىپ كىرىپ چوڭقۇر ئورۇنلاشقان ئىماننىڭ خاراكتېرى بولۇپ، مۆئمىنگە پۈتۈن ھەرىكىتىدە ئىپادىلىنىدىغان كۈچ ـ قۇۋۋەت ئاتا قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن مۆئمىن گەپ قىلغاندا ئۆزىگە ئىشىنىدۇ، ئىش قىلسا پۇختا قىلىدۇ، ھەر ئىشتا نىشانى ئېنىق بولىدۇ، قارارىنىڭ توغرىلىقىدىن خاتىرجەم بولغانلىقى ئۈچۈن ئىككىلەنمەيدۇ، ھەرخىل بوران ـ چاپقۇنلارمۇ ئۇنى تەۋرىتەلمەيدۇ.

## 872ـ سۇئال: غەيرەتلىك بولۇشنىڭ مەنىسى

پەخىرلىنىش، مۇستەقىللىق، ھەقىقەتكە ئىشىنىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسى ئاللاھدە پرىنسىپ بويىچە ياشايدىغان، كىشىلەر بىلەن بىلىپ مۇئامىلە قىلىدىغان، ئۇلار توغرا قىلسا ھەمكارلىشىدىغان، خاتا قىلسا ئۆزىنى چەتكە ئېلىپ ئۆزى بىلگىنىدەك ئىشلەيدىغان ئاكتىپ ئىنساننى بارلىققا كەلتۈرىدۇ. تۇرمۇشتىكى يامان ئادەتلەرنىڭ قۇلىغا ئايلىنىپ قالغان كىشىلەر ھەقىقىي ئاجىز كىشىلەر بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

ئىسلام دىنى رىئايە قىلىشقا بۇيرىغان غەيرەتلىك بولۇشنىڭ مەنالىرىدىن يەنە بىرى شۇكى ئىنسان ئىرادىسى مۇستەھكەم، توغرا ۋاستىلاردىن پايدىلىنىپ نىشانىغا يېتىش ئۈچۈن داۋاملىق

ئىنتىلىدىغان بولۇشى كېرەك، بۇ يولدا ئەڭ چوڭ تىرىشچانلىق كۆرستىشى، ھەم قازا ۋە قەدەرنىڭ ئۆزى قىلالمىغان ئىشلارنى قىلىپ بېرەلەيدىغانلىقىغا چوڭقۇر ئىشىنىشى لازىم. يەنى ئىنسان قىينچىلىقنى ھەل قىلىشى ئۈچۈن بار كۈچىنى ئىشقا سېلىش، شۇنداقتىمۇ يەنە كۈچىيەلمىسە ئاندىن كېيىن ئاللاھ بىلەن پاناھلىنىشى لازىم. دېمەك مۇسۇلمان ھەر ئىككى ئەھۋالدا يەنى ھەل قىلالىسۇن ياكى ھەل قىلالمىسۇن كۈچلۈك بولۇپ، مەغلۇبىيەت ئالامەتلىرى كۆرۈلمەيدۇ.

## 873ـ سۇئال: مۇئمىننىڭ ئىرادىسى

ئەمما ھەقىقىي مۆئمىن ئاللاھنىڭ دىنىدىن ئاساسى بولمىغان ھېچقانداق ئىشقا كۆز قىرىنىمۇ سېلىپ قويمايدۇ، ئۇ بۇنداق ئۆرپ ـ ئادەتلەرگە قارشى تۇرۇش ھەتتا ئۇنى يوقتىش يولىدا نۇرغۇن جاپالارغا دۇچ كېلىشى مۇمكىن، ئەمما ئۇ ئاللاھ ئۈچۈن ئەيىبلەشلەردىن قورقۇپ قالماسلىقى، تەنقىدلەر ۋە ئەزىيەتلەرگە قارىماي غايىسگە قاراپ ئىلگىرىلىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان ئۆزى چىن ئىشەنگەن ئىشتا چىڭ تۇرسۇن! ئاللاھنىڭ ساۋابىنى ئىزدەپ نادانلارنىڭ ئۆرپ ـ ئادىتىنى تاشلاپ ئۆزى بەلگىلىگەن يولدا ماڭغان چېغىدا مەسخىرە قىلىش ۋە ئىنكار قىلىشلارغا پەرۋا قىلمىسۇن! بەزىلەر غەيبكە ئىمان كەلتۈرۈشنى مەسخىرە قىلماقچى بولغان بولسا شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنىغا بولغان ئىمان ئىخلاسلىرىنى تېخىمۇ كۈچلۈك، تېخىمۇ مۇستەھكەم قىلىشى لازىم!

ھەقىقەت شۇكى، خۇددى ئۇنى خورلۇقتا رازى بولمايدىغان ھالغا كەلتۈرگەن باشقا ئەخلاقى ـ پەزىلەتلەرگە ئوخشاشلا غەيرەتلىك بولۇش ۋە كۈچ ـ قۇۋۋەتتىن ئىبارەت ئەخلاقمۇ تەۋھىد ئەقىدىسىگە مەركەزلەشكەن بولىدۇ. ئۇ شۇنىڭ ئۈچۈن خورلۇقتا رازى بولمايدۇكى، ئۇ ساماغا تەۋە بولۇش بىلەن قۇدرەت تاپقان. ئەمدى ئۆزى يالغۇز بىر مۇسۇلمان ئۈممەت بولالايدۇ.

شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنى سىنىڭ ئىشلىرىڭنىڭ توغرىسىنى بىلەلمەي ئىككىلىنىپ، تېڭىرقاپ يۈرۈشڭنى ئاخىرىدا ئۆزۈڭگە پايدىلىق بولغان ئىشنى قولدىن بېرىپ قويۇشڭنى ياقتۇرمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش مۇسۇلمانغا ماس كەلمەيدۇ.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كۈچلۈك مۇئمىن ئاجىز مۇئمىندىن ياخشى ۋە اللەقا ئەڭ سۆيۈملۈكتۇر. لېكىن ھەر ئىككىلىسى ياخشىدۇر. ساڭا پايدىلىق بولغان ئىشلارنى قىلىشقا ھېرىسمەن بولغىن، اللەتىن ياردەم تىلىگىن، ئۆزەڭنى ئاجىز ھېس قىلمىغىن (ھەرقانداق ئەھۋالدا ئۈمىتۋار بولغىن!) ئەگەر ساڭا بىرەر مۇسىبەت يەتسە: "كاشكى مۇنداق قىلغان بولسام، بۇ ئىش ئۇنداق بولمايتتى " دېمەستىن، ئەكسىچە: "اللەنىڭ تەقدىرى شۇنداقكەن. الله خالىغىنىنى قىلىدۇ " دېگىن! چۈنكى "كاشكى " دېگەن سۆز شەيتاننىڭ ئەمەلگە ئىشىك ئاچىدۇ. (مۇسلىم: 2664)

چۈنكى شەيتان قولدىن كەتكەن ئىشلارغا پۇشايمان قىلغۇزىدۇ، ئادەم ئۆتمۈشنى ھازىرقى ۋە كەلگۈسگە پايدىلىق بولغۇدەك دەرىجىدە ئەسلىشى، ھە دېسە ئۆتۈپ كەتكەن كۆڭۈلسىزلىكلەر ۋە مەغلۇبىيەتلەرنى قايتا ئەسلەپ ھەسرەت ـ نادامەت چەكمەسلىكى لازىم، چۈنكى بۇنداق قىلىش مۇسۇلماننىڭ ئەخلاقلىرىدىن ئەمەس.

## 874ـ سۇئال: تەۋەككۇلنىڭ مەنىسى ۋە پايدىسى

ئۇ يەردىكى تەۋەككۇل قىلىش بولسا ئىنسان ھەرتەرەپتىن قىينچىلىق ئىچىدە قېلىپ ئەتراپىدا

ھېچقانداق ياردەمچى ۋە قۇتقۇلۇش ئۈمىدى قالمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئىنساننى تېتىكلەشتۈرۈپ روھى مەدەت ئاتا قىلىدىغان ئاللاھقا بولغان بىر خىل ئىشەنچتۇر.

ئادەم كۈچلۈك دۈشمەن بىلەن كۆرەش قىلغان چېغىدا ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلسا گەرچە تەييارلىقى بوش، ياردەمچىلىرى ئاز بولسمۇ ئاللاھتىن مەدەت ئېلىپ قاراڭغۇ تۇمان ئىچىدىن، غەلىبە نۇرلىرى كۆرۈنگۈچە بوشىشىپ قالماي، داۋاملىق تاقابىل تۇرىدۇ. بۈيۈك ئاللاھ بۇنىڭ پەيغەمبەر ۋە ئۆلارنىڭ ئەگەشكۈچىلىرىنىڭ زالىملارنىڭ زۇلۇمى ۋە مۇستەبىتلەرنىڭ زومىگەرلىكىگە قارشى ئېلىپ بارغان ئۇزاق مەزگىللىك كۆرەشلىرى داۋامىدا قولغان كەلگەن مەدەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان.

مۇسۇلماننى كۈچلۈك، غەيرەتلىك قىلىدىغان يەنە بىر ئىش شۇكى رەزىل، پەسكەشلەرچە ياشاشتىن ئۆزىنى تارتىپ پاك، دۇرۇس ياشاش يولىغا كىرىشى كېرەك. چۈنكى ئادەمگەرچىلىكى بولمىغان ئادەم گەرچە يىرتقۇچلارنىڭ تېرىلىرىگە ئورىنىۋالغان، پادىشاھلارنىڭ قاتارىدا ماڭغان تەقدىردىمۇ يەنىلا ئاجىزدۇر.

**875- سۇئال: كۈچلۈك، غەيرەتلىك بولۇشنىڭ مەزمۇنى**

كۈچلۈك، غەيرەتلىك بولۇشنىڭ مەزمۇنلىرىنىڭ بىرى شۇكى، مۇسۇلمان ھەقىقەتنى گەۋدىلەندۈرۈشتە مەيدانى ئېنىق بولىدۇ. كىشىلەرگە تونۇشلۇق پرىنسىپلار بويىچە قەلبى يورۇق ھالەتتە مۇئامىلە قىلىدۇ. ھەقىقەتنى خۇنۇكلەشتۈرۈش ھېسابىغا كىشىلەر بىلەن سۇنئىي مۇئامىلە قىلمايدۇ. ھەقىقەتنىڭ ۋە ھەقىقەتنى قوللىغۇچىلارنىڭ ھۆرمىتىنى كەتكۈزمەيدۇ. بەلكى ھەردائىم قەلبىدىكى ئەقىدىنىڭ كۈچىدىن كۈچ ئالىدۇ، ھەقىقەتنى گەۋدىلەندۈرىدۇ ۋە شۇنىڭ ئۈچۈن ياشايدۇ، مەلۇم بىر خىل ھەقىقەتنى بېكىتىشتە ئۆزىنىڭ بۇ ئېنىق مەيدانىدىن ھەرگىز يانمايدۇ.

ئىسلام دىنى ئاسىيلىق قىلغۇچى كاتتىلاردىن قورقۇپ ئۇلارنى ھۆرمەت سۆزى بىلەن چاقىرىدىغان كىشىلەرنى يامان كۆرىدۇ.

ئىسلام دىنى مۇسۇلماننىڭ باتۇرلۇقنى قوغداش، كۈچ - قۇدرىتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن غەيۋەت قىلىشنى ھارام قىلدى. چۈنكى باشقىلارغا بولغان ئۆچ ئاداۋىتىنى ئۇلارنىڭ يوشۇرۇن ئاشكارا ئەيىبلىرىنى پەردە ئارقىسىدا ئوتتۇرىغا قويۇش ئارقىلىق چىقارماقچى بولغان ئادەم شۈبھىسىزكى تولىمۇ بىچارە ئادەمدۇر، قەلبىدە ھەقىقەتنىڭ چاقىرىقلىرىغا ئاۋاز قوشالايدىغان كۈچىنى سەزگەن ئادەم خالىغان كىشى بىلەن دادىل يۈزلىشەلەيدۇ، ھەرگىزمۇ پەردە ئارقىسىدىن نەشتىرىنى سانجىش ئۈچۈن يوشۇرۇنىۋالمايدۇ.

**876- سۇئال: كىشىلەرنىڭ ئەيىپىنى سەزگەندە نېمىلەرگە دىققەت قىلىش كېرەك؟**

بىز بىرەر ئادەمدە مەلۇم ئەيىبنى سەزگەن ۋاقتىمىزدا تۆۋەندىكىلەرگە دىققەت قىلىمىز، ئەگەر بۇ ئەيىب ئۇ ئادەمنىڭ بەدىنىدە بولسا مەرتىۋىسى تۆۋەن بولسا بۇنداق ئادەمنى مەيلى ئاشكارا ياكى يوشۇرۇن تەنقىدلەش ئەخمەقلىق بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ ئەيىبى مەقسەتسىز ھالدا سەۋەنلىك بىلەن گۇناھ ئۆتكۈزۈپ قويۇشتىن ئىبارەت بولسا ئۇ ئادەمنى تەنقىدلەپ يۈزىنى چۈشۈرۈش كىشىلەر ئارىسىدا ئەيىبلەش، پەسكەشلىكنىڭ ئىپادىسى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ، ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ ئەيىبى گۇناھ مەئسىيەد بىلەن ئەيمەنمەستىن ئوچۇق - ئاشكارا شۇغۇللىنىش بولسا بۇنداق ئادەمگە قىلچە ئايىماستىن ھەقىقەتنى نەسىھەت قىلىش بىلەن تاقابىل تۇرىشىمىز كېرەك، ئەمما نەسىھەت قىلغان ۋاقتىمىزدا ھاقارەت قىلىش، ئەزىيەت يەتكۈزۈشتىن خالىي بولۇشىمىز، ئۆزىمىزنىڭ پەقەت

يامانلىقنى ئۆزگەرتىش، شەخس ۋە كوللېكتىپنىڭ ئەھۋالىنى ئىسلاھ قىلىش ئۈيىمىزنىڭ بارلىقىنى بىلدۈرۈشىمىز لازىم. ناۋادا سىز گۇناھ ئۆتكۈزگۈچىنىڭ دۈشمەنلىرىگە ياخشىچاق بولۇش، ئۇلارنىڭ مېھماندارچىلىقىغا ئېرىشىش، ئۇ ئۆتكۈزگەن گۇناھتىن ئۆزىڭىزنىڭ پاك ئىكەنلىكىڭىزنى بىلدۈرۈش ئۈچۈن ئۇنى دۈشمەنلەر ئارىسىدا ئەيىبلىسىڭىز ھەرگىزمۇ چىن ئىخلاس بىلەن نەسىھەت قىلغان بولمايسىز. شۇبھىسىزكى غەيۋەت قىلىش ئاجىزلارنىڭ ئىشىدۇر.

## 877ـ سۇئال: ئىشەنچە بىلەن ئىنسان خارەكتىرىنىڭ مۇناسىۋىتى

ئىنسانلارنىڭ تۈرلۈك قوزغاتقۇچىلارغا تاقابىل تۇرۇش دەرىجىسى ئوخشاش بولمايدۇ. بەزىلىرى ئاددىي ئىشلار ئۈچۈنمۇ نادانلىق قىلىپ قويىدۇ، بەزىلىرى بولسا ئۆزىنىڭ ئۆتكۈر تەپەككۇرى ۋە ئېسىل ئەخلاقى بىلەن تۈرلۈك قىيىنچىلىقلار ئۈستىدىن غالىب كېلەلەيدۇ.

گەرچە كىشىلەرنىڭ ئىتتىكلىك، ئېغىر ـ بېسىقلىق، ئالدىراقسانلىق، سەبىرچانلىق، سەزگۈرلۈك، دېۋەڭلىك قاتارلىق خىسلەتلىرىنىڭ يۇقىرى تۆۋەن بولۇشى ئۇلارنىڭ ئەسلى خاراكتېرىنىڭ قانداق بولۇشىغا زور دەرىجىدە باغلىق بولسىمۇ، ئەمما ئادەمنىڭ ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسىنىڭ باشقىلارغا مۇلايىم بولۇش ۋە ئۇلارنىڭ خاتالىقىنى ئەپۇ قىلىش بىلەن مۇئەييەن دەرىجىدە مۇناسىۋىتى بار.

ھەقىقىي ئۇلۇغ ئادەم كامالەتكە يەتكەنسېرى كۆڭلى ـ كۆكسى كەڭ بولىدۇ، مۇلايىم بولىدۇ، كىشىلەرنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلىدۇ، خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىدۇ. تەنتەكتىن بىرى ئۇنىڭغا ئازار بەرگىلى تۇرسا ئۇ خۇددى يولدا ئويناۋاتقان سەبىي بالىلارنىڭ ئۆزىگە تاش ئاتقىنىغا قارىغان پەيلاسوپقا ئوخشاش ئېگىز چوققىدىن پەسكە قارايدۇ.

## 878ـ سۇئال: غەزەپلىنىشنىڭ زىيىنى

كىمكى، غەزەپنىڭ كەينىگە كىرىدىكەن خۇدىنى بىلەلمەي ئىشلارنى ئىسلاھ قىلغىلى بولمىغۇدەك دەرىجىدە بۇزۇپ قويىدۇ. ئاسان ئاچچىقلىنىدىغان ئادەم كۆپ ھاللاردا ئاچچىقىنىڭ كەينىگە كىرىپ نۇرغۇن ئەخمىقانە ئىشلارنى قىلىپ قويىدۇ، ئىشىك ئېچىلغىلى ئۇنىمىسا ئۇنى تىللايدۇ، قولىدا تۇرمىغان سايماننى سۇندۇرىۋېتىدۇ، ئۆركىگەن ھايۋاننى قارغايدۇ. غەزەپلىنىشنىڭ زىيىنى تولا، ئاقىۋىتى خەتەرلىك، شۇنىڭ ئۈچۈن قوزغالغاندا ئۆزىنى تۇتىۋالىدىغان ئادەم ھەقىقىي باتۇر ھېسابلىنىدۇ. ئىبنى مەسئۇد ھەدىس بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: چېلىشقاندا يەڭگەن نوچى ئەمەس، ئاچچىقى كەلگەندە، ئۆزىنى بېسىۋالغان ھەقىقىي نوچىدۇر. (بۇخارى: 6114)

بەزى كىشىلەر غەزەپلەنگەندە ئۆزىنى بېسىۋالالمايدۇ، داۋاملىق تېرىكىپ، چىرايىنى بۇزۇپ يۈرۈيدۇ، بىرەرسى ئۇنىڭغا چېقىلىپ قويسا خۇددى بەزگەكتەك تىترەپ كېتىدۇ، ئېغىزىدىن كۆپۈك قايىنتىپ تىللايدۇ، قارغايدۇ، ئىسلام دىنى بۇنداق مەينەت قىلمىشتىن بىزاردۇر. قارغاش پەسكەش كىشىلەرنىڭ ئىشىدۇر، ئاددىي ئىشلارنى دەپ باشقىلارنى قارغىغانلار ئۆزلىرىنى ئېغىر بالاغا دۇچار قىلىدۇ، بەلكى ئىنسان بىراۋدىن ئۆزىگە قاتتىق ئازار يەتكەن بولسىمۇ تىللاش ۋە قارغاشلاردىن پاك بولۇشى لازىم. قەلبىگە ئىمان ئورۇنلاشقانسېرى ئادەم شۇنچە كەڭ قورساق، ئېغىر ـ بېسىق بولۇپ قالىدۇ، خاتالاشقۇچىلارغا ئاچچىقلىنىشتىن ئۆزىنى تارتىدۇ.

مۇسۇلمان ئۆزىنى قانچە تۇتۇۋالغانسېرى، غەزىپىنى قانچە بېسىۋالغانسېرى، ئېغىزىغا قانچە ئىگە بولغانسېرى، كىشىلەرنىڭ سەۋەنلىكىدىن قانچە ئۆتۈپ ھېسداشلىق قىلغانسېرى ئۇنىڭ

ئاللاھ دەرگاھىدىكى دەرىجىسى شۇنچە يۇقىرى كۆتۈرۈلىدۇ.

### 879- سۇئال: غەزەپنى بېسىۋېلىشنىڭ پايدىسى

ئىسلام دىنى جېدەللەشكۈچىلەرنىڭ بىر - بىرىنى تىللىشىنى، يالغان - ياۋىداق سۆزلەر بىلەن بىر - بىرىنى ھاقارەتلىشىنى ھارام قىلغان. ئەدەب - ئەخلاقتىن چىققانلىقلىرى، غەزەپلەنگەندە ئۆزلىرىنى باشقۇرالمىغانلىقلىرى تۈپەيلىدىن تۈرلۈك باھانە - سەۋەبلەردىن كېلىپ چىققان جېدەل - ماجىرالاردا كىشىلەر سەت تىللار، پەس سۆزلەر بىلەن بىر - بىرلىرىنىڭ ئابرۇيلىرىنى تۆكۈشۈپ قوپال گۇناھلارنى ئۆزلىرىگە يۈكلىۋالىدى. بۇنداق جېدەللەرنىڭ گۇناھى ھەممىدىن ئاۋال غەزەپ چوغىنى ياندۇرغۇچىغا بولىدۇ. بىلىش كېرەككى بۇنداق ئۆتكۈر تالاش - تارتىشلاردىن قۇتۇلۇشنىڭ مۇھىم نۇقتىسى ئېغىر - بېسىقلىقنى غەزەپلىنىشنىڭ ئۈستىگە قويۇش، ئەپۇ قىلىشنى جازالاش، ئىنتىقام ئېلىشنىڭ ئۈستىگە قويۇشتىن ئىبارەت.

شۈبھىسىزكى، ئۆزى ياكى ئۆزى ياخشى كۆرىدىغان كىشىگە قارىتىلغان ھەرقانداق ھۇجۇم كىشىنى تولىمۇ غەزەپلەندۈرىدۇ، كۈچى يەتسە دەرھال ئىنتىقام ئالغۇسى كېلىدۇ، دۈشمىنىگە ئۆزى تارتقان ئازابقا تەڭداش ئازاب كەلتۈرمىگىچە كۆڭلى ئارام تاپالمايدۇ، ئەمما بۇ يەردە ئۇنىڭدىنمۇ ئېسىل، ئاللاھنى ئەڭ رازى قىلىدىغان، بۈيۈكلۈك ۋە ئادىمىگەرچىلىكنىڭ ئەڭ روشەن ئىپادىسى بولغان بىر يول بار. ئۇ بولسىمۇ: غەزىپىنى بېسىۋېلىپ چېچىلماسلىق، قولىنى تارتىپ قىساس ئالماسلىق، قىساس ئالالىغۇدەك ماغدۇر بەرگەن ئاللاھقا تەشەككۈر بىلدۈرۈش يۈزىسىدىن يامانلىق قىلغۇچىنى ئەپۇ قىلىۋېتىشتىن ئىبارەت.

### 880- سۇئال: ئىسلامنىڭ سېخىيلىقنى تەشەببۇس قىلىدىغانلىقى

ئىسلام دىنى كەڭ قوللۇق ۋە سېخىيلىقنى يولغا قويىدۇ، پېخسىقلىق ۋە بېخىللىققا قارشى تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان ئەۋلادلارنىڭ سېخىي، قولى ئوچۇق بولۇشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ، خەيرى - ئېھسان قىلىشقا ئالدىرىشىنى، كىشىلەرگە ياخشىلىق يەتكۈزۈشنى ئۆزىنىڭ دائىملىق ئىشى قىلىشنى، ئۇنى قىلىشنى ئەتكەن، كەچلىرى تەرك ئەتمەسلىكنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

### 881- سۇئال: مۇسۇلماننىڭ كۈندىلىك ماددى تۇرمۇش ئۆلچىمى

مۇسۇلمان كىشى ئۆزىنىڭ تۇرمۇش تەلەپلىرىدە، كۈندىلىك خىراجىتىدە نورمال بولۇشى، ئىسراپخورلۇق قىلىپ ھەممىنى تۈگىتىۋەتمەسلىكى، ئۆزى ئۈچۈنلا ياشىماسلىقى، ئاللاھ ئاتا قىلغان نېئمەتلەردىن باشقىلارنىمۇ نېسىۋىدار قىلىشى، قىيىنچىلىقتا قالغانلارغا ياردەم قىلىشى، موھتاجلارنىڭ ھاجىتىگە ياردەم بېرىشى لازىم. قۇرئان كەرىم بۇ تەرەپنى كۆرسىتىپ ئۆتكەن بولۇپ، پۇل - مالنى ئۆزى ئۈچۈنلا بۇزۇپ چېچىشتىن توسقان، تۇغقانلارغا مىسكىنلەرگە ياردەم قىلىشقا بۇيرىغان. دېمىسىمۇ ئىسراپخورلۇق ھاماقەتلىك بولۇپ، پۇل - مالنى شەخسىي ھاۋايى - ھەۋەس ئۈچۈن بۇزۇپ چاچسا، ئۆزىنىڭ مەسئۇلىيەت ۋە مەجبۇرىيىتىنى نېمە بىلەن ئادا قىلىدۇ؟ ئاجىزلارغا نېمە بىلەن ياردەم قىلىدۇ؟.

### 882- سۇئال: ئاللاھنىڭ مۇسۇلمان كىشىنى مۇھتاجلارغا ياخشىلىق قىلىشتا بۇيرىغان تەۋسىيەسى

ئاللاھ تائالا موھتاجلارغا ياخشىلىق قىلىشقا تەۋسىيە قىلىش بىلەن بىرگە، ئەگەر ئۇلارغا بەرگۈدەك ماددىي ئىقتىدارغا ئىگە بولمىسا ئۇلارغا ياخشىلىق تىلەشكە، چىرايلىق گەپ قىلىشقا

بۇيرۇيدۇ.

### 883- سۇئال: ئىسلامنىڭ سېخىيلىق ۋە مەردلىككە بولغان چاقىرىقى

ئىسلامنىڭ سېخىيلىق ۋە مەردلىككە بولغان چاقىرىقى ناھايىتى كۆپ، شۇنىڭدەك بېخىللىق ۋە پىخسىقلىققا قارشى تۇرىشمۇ ھەرگىز ئاز ئەمەس.

دۇنيادا ئۆزئارا ياردەم ۋە كۆيۈنۈشنى ئىنكار قىلىدىغان بىرەر قانۇن - تۈزۈم بولمىغان ھەم بولمايدۇ، بەلكى كۈچلۈكنىڭ ئاجىزغا كۆيۈنىشى ئارقىلىق بەخت ۋە خاتىرجەملىككە كاپالەتلىك قىلىشنى زۆرۈر دەپ قارايدۇ. ئىنسانىيەت جەمئىيىتىدە كۈچلۈك بىلەن ئاجىز، باي بىلەن نامرات مەۋجۇتلا بولىدىكەن كۈچلۈكنىڭ ئاجىزغا، باينىڭ يوقسۇلغا كۆيۈنۈشى، كۆڭۈل بۆلۈشى بەخت - سائادەتنىڭ كاپالىتى.

ئىنسانىيەت جەمئىيىتى زىددىيەتلىك ۋە رەڭدار، ھاياتلىقنىڭ ئىنسانىيەتكە قىلغان ئاتاسىمۇ ئوخشاش ئەمەس، بەزىلەر باي، بەزىلەر قانائەتچان، بەزىلەر يوقسۇل بۇ ھاياتلىقنىڭ ئۆزگەرمەس قانۇنىيىتى. كىشىلەر تاش يۈرەك، رەھىمسىزلىشىپ ئۆزى ۋە ئۆز ئارزۇسى ئۈچۈنلا ياشىغىنىدا شۇ كىشىلەرگە بەختسىزلىك يۈزلىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا كىشىلەرنى پەرقلىق، ئۆزئارا ئارىلىشىدىغان قىلىپ ياراتقان. ئوخشىمىغان كىشىلەرنى ئارىلاشتۇرۇپ ياشىتىشتىن مەخسەت ئىمانىنى تاۋلاش، ياخشىلىقنى يېتىشتۈرۈش دۋامىدىكى بىر سىناق.

ئىسلام دىنىدا بۇ ئۇلۇغۋار نىشانىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان قانۇن - شەرىئەتلەر بار، بۇنىڭ بىلەن كىشىلەرنىڭ ۋۇجۇدىدا ئۆزئارا ياخشىلىق قىلىش، ياردەم بېرىش يېتىشىپ چىقىدۇ. بۇنىڭ نەتىجىسىدە ئاجىزلارلا بەختكە ئېرىشىپ قالماستىن بەرگۈچىلەر ۋە ياردەم قىلغۇچىلار باشقىلارنىڭ قوللىشى ۋە ئىشەنچ قىلىشىغا ئېرىشىپ، ھەسەت ۋە كۆرەلمەسلىكتىن ساقلىنىپ، خاتىرجەملىككە مۇيەسسەر بولىدۇ.

### 884- سۇئال: نامراتلىقنىڭ زىيىنى

نامراتلىق ياخشى ئىش ئەمەس، ئۇ ئىنسانغا چاپلاشسا ئۇنى قىينايدۇ، ئاللاھ ئىنسانغا ئاتا قىلغان ھۆرمەتلىك ئورۇندىن چۈشۈرىۋېتىدۇ. ئاللاھ ئىنسانلارنى باشقا مەخلۇقلاردىن ئۈستۈن قىلىش ئۈچۈن ئۇلارغا ئاتا قىلغان ھۆرمەتتىن مەھرۇم قىلغىلى تاس قالىدۇ، كىيىملىرى يىرتىق ياماق يەرلىرى كۆرۈنۈپ قالغىلى تاس قالىدۇ، كىيىملىرى يىرتىق - ياماق يەرلىرى كۆرۈنۈپ قالغىلى قويىقان ياكى يالاڭ ئاياق ئوشۇق ۋە بارماقلىرى يېرىلغان ياكى ئاچلىقتىن يېمەكلىكلەرگە تەلمۈرگەن يوقسۇللۇقتىن ئىلاجىسىز قالغان كىشىنى كۆرۈش ھەقىقەتەن ئادەمنىڭ ئىچىنى ئېچىشتۇرىدۇ. مۇشۇنداق ئېچىنىشلىق ھالەتنى كۆرۈپ ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلمىگەن ئادەم، ئادەم ئەمەس، مۆئمىنمۇ ئەمەس. پۈتۈن ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدا رىشتە ۋە بىرخىل مۇناسىۋەت بار. ئۇنى نامراتلىق ۋەيران قىلماسلىقى لازىم.

### 885- سۇئال: ئىسلامنىڭ نەزىرىدىكى مۇكەممەل پەزىلەت

ئىسلام دىنى ئىنسانلارغا پىخسىقلىقنىڭ ياخشى ئاقىۋەت ئېلىپ كەلمەيدىغانلىقىنى، ئەگەر مال - دۇنياسىنىڭ ھەقىقىيتى ۋە ئاقىۋىتى توغرىلىق ئويلانسا كەڭ قورساقلىقنىڭ شەخسىيەتچىلىكتىن، سېخىيلىقنىڭ پىخسىقلىقتىن ئەۋزەللىكىنى بىلگىلى بولىدىغانلىقىدىن ئىبارەت ياخشى ئاقىۋەت توغرىسىدا ئويلىنىپ بېقىشقا كۆرسەتمە بېرىدۇ. ئىنساننىڭ باشقىلارغا ياخشىلىق قىلىشتىكى پىخسىقلىقنىڭ ھېس توسالغۇلىرىدىن قۇتۇلۇشى ئىسلامنىڭ نەزىرىدە

مۆكەممەل پەزىلەت. ئەمەلىيەت شۇكى، بەدەن ساغلام ئۈمىدۋار ۋاقىتدا ئۈمىد ئارزۇلىرى كۆپ، پۇل ـ مالنى كۆپەيتىشتىكى ھەۋەسلىرى كۆپ باياشات تۇرمۇشقا بولغان ئىنتىلىشلىرى كۈچلۈك بولىدۇ. ئەگەر ئىنسان مۇشۇ ئامىللار ئۈستىدىن غالىب كېلىپ سېخىيلىق ۋە مەردلىكنى دوست تۇتسا زور ياخشىلىق قىلغان بولىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! قايسى خىل سەدىقە ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: پېقىرنىڭ سېخىيلىق بىلەن بەرگەن سەدىقىسى (ئەڭ ئەۋزەل). سەدىقە بېرىشنى ئالدى بىلەن ھالىدىن خەۋەر ئېلىش سېنىڭ مەجبۇرىيىتىڭ بولغانلاردىن باشلىغىن! دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 1677)

سەممىيەت ۋە كۆيۈنۈش بىلەن بىللە كەڭ قول بولۇش، گۇناھلارنى يۇيىدۇ ۋە خاتالىقلارنى ئۆچۈرىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «سەدىقىنى ئاشكارا بەرسەڭلار، بۇ ياخشىدۇر، ئەگەر ئۇنى مەخپى بەرسەڭلار ۋە يوقسۇللارغا بەرسەڭلار تېخىمۇ ياخشىدۇر، بۇ سىلەرنىڭ بەزى گۇناھىڭلارغا كاپارەت بولىدۇ، ئاللاھ سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىرىڭلاردىن خەۋەرداردۇر. » [سۈرە بەقەرە 271]

مۇسۇلمان گۇناھ ئۆتكۈزۈپ قويسا، پەرۋەردىگارى بىلەن ئۆزى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتنىڭ يىراقلاپ كېتىۋاتقانلىقىنى ھېس قىلسا بۇنىڭدىن پاكلىنىش، پەرۋەردىگارىغا يېقىنلىشىش، قەلبىنى يورۇتۇش، مەغپىرەت ۋە رازىلىقىنىڭ پەردىسىنى ئېچىش ئۈچۈن ئۆزىگە ئەڭ سۆيۈملۈك بولغان نەرسىگە تۇتۇش قىلىش، مېھرىبان ھەم ئەڭ شەپقەتلىك زاتقا يېقىنلىشىش ئۈچۈن يوقسۇل ۋە نامراتلارغا ئۇنىڭدىن بېرىش لازىم. سەدىقە بەرگۈچىنى ئاللاھنىڭ غەزىپى ۋە ئازابىدىن ساقلاپ ئاللاھقا يېقىنلاشتۇرىدۇ.

**886ـ سۇئال: شەيتاننىڭ ھىلىسىنى بەربات قىلىدىغان موھىم بىر ئىش**

شەيتاننىڭ ھىيلىلىرىنى بەربات قىلىش، ۋەسۋەسىلىرىنى سۇپۇرۇپ تاشلاش بىلەن ئۇنى قىيىن ئەھۋالغا چۈشۈرۈپ قويۇشتا سەدىقە بېرىشتىنمۇ مۇھىم ئىش يوق. شەيتان سەدىقىدىن قولنى يىغىش ئۈچۈن كۆڭۈلگە ۋەھىمە سالىدۇ، ئۇنى ئەرزىمەس مال ـ دۇنياغا باغلاپ قويىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: «شەيتان سىلەرنى پېقىرلىقتىن قورقىتىدۇ، يامان ئىشلارغا (يەنى بېخىللىققا زاكات بەرمەسلىككە) بۇيرۇيدۇ، ئاللاھ سىلەرگە ئۆز مەغپىرىتىنى ۋە پەزلىنى ۋەدە قىلىدۇ، ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى كەڭدۇر، ئۇ ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچىدۇر.» [سۈرە بەقەرە 268]

ھەقىقەت شۇكى، سېخىيلىق ـ ـ باياشاتلىقنىڭ يولى، مەردلىك ـ ـ مال دۇنيا كۆپىيىشنىڭ ۋاستىسى، قولنى ئاللاھ ئۈچۈن بېرىشكە ئۆتەڭ قىلغان كىشىلەرنىڭ قولى ئاللاھنىڭ رەھمىتى ۋە كۆيۈنۈشىگە، ئاللاھنىڭ چەكسىز نېئمىتىگە ئېرىشىشتە كاپالەتكە ئىگە. ھەربىر كىشى كەڭ قورساقلىقنى مۇھىم بىلىپ، موھتاجلارغا ياردەم قىلىشنى پايدىلىق تىجارەت يولى دەپ قارىسۇن، بۈگۈن بېرىلگەن ئاز نەرسە ئەتە ياكى ئۆگۈن كۆپ بولۇپ قايتىدۇ.

ئاللاھ تائالا ئاللاھ يولىدا بېرىلگەن مال ـ مۈلۈكنى ئىگىسىگە بىر ياكى ئىككى ھەسسە قايتۇرىلىدىغان مال بولماستىن نەچچە ھەسسىلەپ قايتۇرىلىدىغان ياخشى قەرز دەپ بايان قىلدى. ھەربىر مۇسۇلماننى نەپىقە قىلىشقا قىزىقتۇردى، ھەمدە ئۇنىڭ باشقىلارغا قىلغان نەپىقىسىنىڭ ئاللاھنىڭ تۈگىمەس خەزىنىسىدىن تېخىمۇ كۆپ ئېرىشىشتىكى ۋاستە ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويدى. ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «(ئاللانىڭ يولىدا) بەرگەن

نەرسەڭلارنىڭ ئورنىنى ئاللاھ تولدۇرۇپ بېرىدۇ، ئۇ رىزىق بەرگۈچىلەرنىڭ ياخشىسىدۇر.» [سۈرە سەبەئە 39]

## 887- سۇئال: ئىنساننىڭ، ئۆزىنى ھۆرمەتلىشى

ئىنساننىڭ ئۆزىنى ھۆرمەتلەشنىڭ مەنىسى ئۆز ئېھتىياجىنى ھالال يول بىلەن تەمىنلەش ھارامدىن ساقلىنىش، جەمئىيەتتىكى ئورنىغا تەسىر يەتكۈزىدىغان يوقسۇللۇقتا دىققەت قىلىش، قەددىنى رۇسلاش، ئەۋرىتىنى يېپىشتىن ئىبارەت مۇسۇلماننىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتى ئۈچۈن زۆرۈر بولغان سەۋىيەدىن چۈشۈپ كەتمەسلىك بولۇپ، بۇنىڭدا ئىسراپخورلۇق قىلماسلىقى، نورمال بولۇشى لازىم. مۇسۇلماندا مۇشۇ ئۆلچەمگە يېتەرلىك ئاساس بولۇشى زۆرۈر. ئەگەر ئەۋرىتىنى ياپقۇدەك كىيمگە، قەددىنى رۇسلىغۇدەك يېمەكلىككە ئىگە بولالمىسا ئۇ يوقسۇل ھېسابلىنىدۇ.

ئائىلە باشلىقى ئائىلىسى ۋە بالىلىرىنىڭ ئېھتىياجىنى تونۇپ يېتىشى ئۇلارنىڭ ھاجىتىدىن چىقىشى لازىم. مۇسۇلماننىڭ ئايالى ئوغلى ياكى قىزلىرىنى موھتاج ۋەقىيىن ئەھۋالدا قالدۇرۇپ، قانچىلىك مۇھىم بولسۇن باشقىلارنىڭ باشقا ئىشلىرىغا مال تەسەررۇپ قىلىشى دىنىدىن ئەمەس. ئائىلە مۇناسىۋىتىنى مۇستەھكەملەش ۋە ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلۈش باشقا مۇناسىۋەتلەرگە قارىغاندا ناھايىتى مۇھىم ۋە زۆرۈر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر تىللانى اللە يولىدا خەجلىدىڭ، بىر تىللانى قۇل ئازاد قىلىش ئۈچۈن سەرپ قىلدىڭ، بىر تىللانى يوقسۇللارغا سەدىقە قىلىپ بەردىڭ، بىر تىللانى ئائىلەڭگە خىراجەت قىلدىڭ. بۇلارنىڭ ساۋابىغا كەلسەك، ئائىلەڭگە خەجلىگەن بىر تىللانىڭ ساۋابى ھەممىدىن ئۈستۈندۇر. (مۇسلىم: 995)

مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى ئۇنىڭ خەيرى ـ ئېھسانلىرىغا ھەممىدىن بەك لايىق، شۇڭا مۇسۇلمان يېقىنلىرىدىن ھاجەتمەن بولسا ساغلام ئەقىلگە نىسبەتەن خەيرى ـ ئېھسان قىلىش ئۈچۈن باشقىلارنى ئىزدەشنىڭ ھېچقانداق ئەھمىيتى يوق، بەلكى ئۇنداق قىلىش بەزىدە مەھرۇم قالغۇچىلارنىڭ قەلبىگە ئاداۋەت ئۇرۇقىنى چاچىدۇ، ئۇلارغا ئۇلارنى پەس كۆرگەندەك ئۇلارغا ھاقارەت قىلغاندەك تۇيغۇ بېرىپ قويىدۇ، ئەگەر شۇنداق بولسا ئۇنىڭ سەدىقىسى يامان ئاقىۋەت ئېلىپ كەلگەن بولىدۇ، ئەگەر خەيرى ـ ئېھسان ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا قىلىنسا ئۇنداق ئاقىۋەت كېلىپ چىقمايدۇ.

## 888- سۇئال: « سەۋرى ـ نۇردۇر. »

كىرىزىس كۈچىيىپ مۇرەككەپلەشسە، قىينچىلىق ئېغىرلىشىپ زۇلمەتلىك كېچە ئۇزارسا سەۋرىلا مۇسۇلماننى گاڭگىرىتىشتىن قوغدايدىغان نۇر چۈشكۈنلۈك ۋە ئۈمىدسىزلىكتىن قۇتۇلدۇرىدىغان يول ئاتا قىلىدۇ. سەۋرى ھەر بىر مۇسۇلمان دىنى ۋە دۇنيا ئىشلىرىدا ئېھتىياجلىق بولغان پەزىلەت. مۇسۇلماننىڭ ئىش ـ ھەرىكىتى ئۈمىد ئارزۇلىرى سەۋرى قىلىش ۋە چىداملىق بولۇش بىلەن يۇغۇرۇلغان بولۇشى زۆرۈر. ئۇنداق بولمىسا ئىشلار تۇترۇقسىز بولۇپ قالىدۇ.

مۇسۇلمان سەۋرى بىلەن ئۆزىنى قوراللاندۇرۇپ، قىينچىلىقلار ئالدىدا تەمتىرەپ قالمايدىغان، ئۈمىد يىراق بولسىمۇ ئۈمىدسىزلەنمەيدىغان، مەسئۇلىيەت قانچىلىك ئېغىر بولسۇن ئۈستىگە ئېلىشتىن قورقمايدىغان، ئىرادىلىك، پاراسەتلىك، ھامان قىينچىلىقتىن كېيىن ئاسانلىقنىڭ، قاراڭغۇلۇقتىن كېيىن يورۇقلۇقنىڭ بولىدىغانلىقىغا ئىشىنىدىغان ئۈمىدۋار، يىراقنى كۆرەر، تەدبىرلىك بولۇشى كېرەك.

### 889ـ سۇئال: ھەممىسىنىڭ ئاساسى سەۋرىلىك بولۇش

ئاللاھ تائالا كىشىلەر ھادىسىلەر ئالدىدا تېڭىرقاپ قالمىسۇن، سىناق ئالدىدا ئۆزىنى يوقىتىپ قويمىسۇن ئۈچۈن بۇ دۇنيانىڭ ھېچكىم سىرتتا قالمايدىغان سىناق دۇنياسى ئىكەنلىكىنى بايان قىلغان: «بىز سىلەرنى ئەلۋەتتە (جىھادقا ئەمر قىلىش ۋە مۇشەققەتلىك ئىشلارغا تەكلىپ قىلىش بىلەن) سىنايمىز، تاكى سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن (ئاللاھ يولىدا) جىھاد قىلغۇچىلارنى ۋە جىھادنىڭ مۇشەققىتىگە چىداشلىق بەرگۈچىلەرنى بىلگەنگە، سىرلىرىڭلاردىن ۋاقىپ بولغانغا قەدەر.» [سۈرە مۇھەممەد 31]

ھادىسە ۋە مۇسىبەتلەرگە ئالدىدىن خەۋەر تېپىپ، تولۇق تەييارلىق بىلەن ئۇچرىشىش، ئىنسانغا لايىق سۈپەت بولۇپ ، مەسىلىلەرنى ھەل قىلىشقىمۇ قولايلىق.

سەۋرى مۇھىم ئىككى ھەقىقەتنى ئاساس قىلىدۇ، بىرىنچىسى ھاياتلىقنىڭ قانۇنىيىتىگە مۇناسىۋەتلىك بولۇپ ئاللاھ تائالا بۇ دۇنيانى نەتىجە ۋە مۇكاپات دۇنياسى قىلمىغان، بەلكى سىناق ۋە ئىمتىھان دۇنياسى قىلغان. ئىنسان باشتىن كەچۈرگەن ھەربىر سىناق ھەرخىل سىناقلار ئىچىدىكى بىر ھالقا، بەزىدە سىناقلار تولۇق ئوخشىماسلىقى مۇمكىن، يەنى ئىنسان بىر نەرسە بىلەن سىنىلىپ بولغاندىن كېيىن يەنە شۇ نەرسىنىڭ قارشىسى بىلەن سىنىلىشى مۇمكىن، خۇددى تۆمۈر ياخشى تاۋلىنىش ئۈچۈن ئاۋال ئوتقا ئاندىن سۇغا سېلىنغاندەك.

يەنە بىر ھەقىقەت ئىماننىڭ خاراكتېرىگە مۇناسىۋەتلىك، ئىمان ئىنسان بىلەن ئۇلۇغ ۋە غالىب ئاللاھ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت، كىشىلەر ئوتتۇرىسىدىكى دوستلۇق مۇناسىۋىتى ۋاقىتنىڭ سىنىقىدىن ئۆتكەن مۇھىتنىڭ ئۆزگىرىشى ۋە ھادىسىلەر ئالدىدا تاۋلىنىپ چىققاندىلا ئاندىن قىممەتلىك بولغىنىدەك، ئىمانمۇ راست ياكى ساختىلىقى ئاشكارىلىنىشى ئۈچۈن قېچىپ قۇتۇلغىلى بولمايدىغان سىناقنى باشتىن كەچۈرۈشكە توغرا كېلىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: «ئىنسانلار ‹ئىمان ئېيتتۇق› دەپ قويۇش بىلەنلا سىنالماي تەرك ئېتىلىمىز دەپ ئويلامدۇ؟ ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆتكەنلەرنى بىز ھەقىقەتەن سىنىدۇق، ئاللاھ ‹ئىماندا› راستچىللارنى چوقۇم بىلىدۇ. » [سۈرە ئەنكەبۇت 2ـ3]

يۇقىرىقى ئىككى ھەقىقەت تۈپەيلى، سەۋرى ناھايىتى مۇھىم. شۇ سەۋەبلىك دىن سەۋرىنى تەلەپ قىلىدۇ، لېكىن كىشىلەر ئادەتتە سەۋرىدىن ئىبارەت ھەقىقەتنى ئېسىدىن چىقىرىپ قويۇپ، قىيىنچىلىقلا يولۇققاندا گاڭگىراپ قالىدۇ، قىيىنچىلىقلا دۈچ كەلگەندە بىئارام بولىدۇ، سەۋرى قىلىشقا قارشى ھالدا جېدەللىشىدۇ، ئىش قىيىن كەلسە، ئۈمىدسىزلىككە ئۇچرىسا، مۇسىبەتكە ئۇچرىسا كەڭ جاھان تارىيىدۇ، كۆڭلى قىيىنلىشىدۇ، شۇنىڭ بىلەن ئىشنى تېزلا بىر تەرەپ قىلىشقا ئۇرۇنىدۇ. بۇ، مۇۋەپپەقىيەت نىسبىتى ئەڭ تۆۋەن ھالەت، چۈنكى ئۇ دىن ۋە دۇنيانىڭ تەبىئىتىگە خىلاپ، مۇسۇلمان كىشى ئۆزىنى تەمكىن، يىراقنى كۆرەر، ئۈمىدۋار، ئىرادىلىك، چىداملىق قىلىپ يېتىشتۈرۈشى زۆرۈر.

### 890ـ سۇئال: سەۋرىنىڭ ئالامەتلىرى

سەۋرى بۈيۈكلۈكنىڭ نامايەندىسى، مۇكەممەللىكنىڭ بەلگىسى، روھنىڭ ئەتراپتىكى ئىشلارغا رەھبەرلىك قىلغانلىقىنىڭ دەلىلى. شۇنىڭ ئۈچۈن «ئەسسەبۇر» ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن بىرى. ئاللاھ پۇرسەت بەرگۈچى، كىشىلەر جىنايەتنى ئالدىراپ سادىر قىلسىمۇ ئۇ جازاغا ئالدىراپ كەتمەيدۇ دېگەن بولىدۇ، ئاللاھنىڭ تەقدىر ئارغامچىسى قىسقا ئۆمۈر، تار زامان، ئۆتكۈنچە

قىزىقىش ۋە ھېسسىيات نۇقتىسىدىن ئەسىرلەر دائىرىسىگە قويۇۋېتىلىدۇ.

سەۋرى پىشقان ئەرلىكنىڭ يۈكسەك باتۇرلۇقىنىڭ ئاساسلىرىدىن بىرى، ھاياتلىقنىڭ سىناقلىرىغا تۇترۇقسىز ئادەملەر بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. ئەگەر بىر ئادەمدە يۈتكىمەكچى بولغان ئېغىر يۈك بولسا كىچىك بالا ياكى كېسەل ياكى ئاۋاق بۇشاڭلارنى ئىشلەتمەيدۇ بەلكى كۈچلۈك پىشقان، كىشىنى تاللايدۇ. ھاياتلىقمۇ شۇنىڭغا ئوخشاش بولۇپ ھاياتلىقنىڭ ۋەزىپىسىنى، ھاياتلىقنى بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا كۆتۈرۈشنى پەقەت ئەڭ باتۇر، چىدامىلىق، سەبىرچان كىشىلەرلا ئۈستىگە ئالالايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن يېتەكچى ۋە يول باشچىلارنىڭ سىناق ۋە مۇشەققەتلەردىكى نېسىۋىسى باشقىلاردىن كۆپ بولىدۇ.

### 891- سۇئال: كىشىلەرنىڭ سىنىقى ئۇلارنىڭ ئېتىقادى ۋە تاقىتى بويىچە بولىدۇ

ھاياتلىقتا چوڭكەن مۇئمىن ھاياتلىقنىڭ ئومۇمىي سىناقلىرىغا دۇچ كېلىدۇ، ئەمما ھاياتلىق مەيدانلىرىدىن ئۆزىنى چەتكە تارتقان ئاجىزلار نېمىگە ئېرىشىدۇ؟ ھاياتلىق بىلەن رىقابەتلىشىپ ئۇنىڭ مۇشەققەتلىرى بىلەن ئېلىشقۇچىنىڭ ئاللاھنىڭ ئالدىدىكى دەرىجىسى ھاياتلىقتىن ئۆزىنى چەتكە ئالغان مەغلۇبىيەتچىنىڭ دەرىجىسىدىن نەچچە ھەسسە ئۈستۈن بولىدۇ. چىدامىلىق، قەيسەر كىشىلەرگە تەييارلىغان ئەجىر، باشقا ئىبادەتلەرگە تەييارلىغان ئەجىردىن كۆپ.

مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئەزىيەتكە ئۇچرىشى ئاللاھنىڭ ئۇنى ئۇنتۇپ قالغانلىقى، رەھمىتىدىن يىراق قىلغانلىقى دەپ قارىشى ئاغزىغا كەلگەننى جۆيلۈش، لېكىن چېكىنگەن ۋە چۈشكۈنلەشكەن دەۋرلەردە بۇنداق ئەپسۇسلىنارلىق ئىش مۇسۇلمانلار ئىچىدە ئەۋج ئالغان، بىز ھاياتلىقنىڭ مۇشەققەتلىرى ئەرلەرنىڭ ھىممەتلىرى مىقدارى بويىچە بولىدۇ دېگەن ئىدۇق.

بىز پەيغەمبەرلەر، سىدىقلار، شېھىدلەر ۋە سالىھلارنىڭ تەرجىمىھاللىرىدا كۆرگەنلىرىمىز يۇقىرى ئورۇننىڭ قىينچىلىقىنىڭ بېسىمى، سىناقلارنىڭ ئېغىرلىقىدىن قولغا كېلىدىغانلىقىنى تەكىتلەيدۇ.

بەزىدە مۇسىبەتنىڭ كۆپ بولۇشى، ئىنسانغا كېلىدىغان ياخشىلىق ۋە ئىسسىلىكنىڭ ئىپادىسى. كۆپىنچە دەرد ـ ئەلەملەر مۇئمىنلەرنىڭ دۇنياغا بېرىلىپ كېتىش، ئۇنىڭغا كۆپ ئالدىنىشتىن ساقلاش ئۈچۈن مۇئمىنگە تەقدىر قىلىنغان پاكلىنىش بولۇپ، بەزى زىيانلىقتەك نەرسىلەر پايدىلىق، بەزى مۇشەققەتلىك ئۆز يولىدا مۇكاپات ۋە رەھمەت.

ساقلاش، سەۋرى قىلىش، كۈتۈشلەر دۇنيانىڭ قانۇنىيىتى ۋە رەت ـ تەرتىپى. مەسىلەن: ئۇرۇق يەرگە سېلىنىپ بولغىچىلا ئۈنمەيدۇ، ئۇنسىمۇ ئۇنۇپلا ھوسۇل بەرمەيدۇ، بەلكى ئۇنۇپ ئۆسۈپ يېتىلىپ پىشقىچە كۈتۈشكە توغرا كېلىدۇ، تۆرەلمىمۇ تولۇق ئىنسان بولۇشى ئۈچۈن ئانىنىڭ قورسىقىدا بىر قانچە ئاي تۇرىدۇ، ئۇلۇغ غالىپ ئاللاھ ئاسمان زېمىننى ئالتە كۈندە ياراتقانلىقىنى بىلدۈردى. ئۇ ئۇلارنى، كۆزنى يۇمۇپ ـ ئاچقۇچە، ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاز ۋاقىتتا يارىتىشقا ئاجىز كەلمەيدۇ، كېچە ۋە كۈندۈزلەر كىشىلەرنىڭ ئۆمرىنى بەلگىلەپ كۈندىلىك ئىشلىرىنى توختىتىپ بېرىدۇ، ئۇلارنىڭ خاراكتېرىنى يېتىلدۈرۈپ تەبىئەتلىرىنى پىشۇرىدۇ، ئاندىن ياراتقۇچىنىڭ دەرگاھىغا بارىدۇ.

### 892- سۇئال: سەۋرىنىڭ تۈرلىرى

ئەمەل، ئىبادەتكە سەۋر قىلىش، خاتالىشىشتىن ساقلىنىشقا سەۋرى قىلىش، مۇسىبەتلەرگە سەۋرى قىلىشتىن ئىبارەت سەۋرى بىر قانچە تۈرلۈك بولىدۇ.

ئەمەل ـ ئىبادەتكە سەۋرى قىلىشنىڭ ئاساسى، زۆرۈر بولغان ئىسلامى ئىبادەتلەرنى ئىجرا قىلىشقا، جاپا ـ مۇشەققەتكە سەۋر قىلىپ ئۈزلۈكسىز دۇاملاشتۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. مەسىلەن: ناماز تەكرارلىنىدىغان پەرز بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۇ توغرىلىق مۇنداق دېگەن: «(ئى مۇھەممەد) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۇممىتىڭنى) نامازغا بۇيرىغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىدامىلىق بولغىن.» [سۈرە تاھا 132] «سەۋرى قىلىش، ناماز ئوقۇش ئارقىلىق (ئاللاھتىن) ياردەم تىلەڭلار. ناماز ئاللاھتىن قورققۇچىلار (يەنى كەمتەرلىك بىلەن ئاللاھقا بويسۇنغۇچىلار) دىن باشقىلارغا ھەقىقەتەن مۇشەققەتلىك ئىشتۇر.» [سۈرە بەقەرە 45]

مۆئمىنلارنىڭ مۇناسىۋەتى، دوستلىقىنىڭ ساقلىنىشى، كەمچىلىكلىرىنى ئۆز ـ ئارا ئەپۇ قىلىشى ئەڭ گۈزەل سەۋرىگە تايىنىدۇ. ئۆزئارا تەۋسىيە قىلىش، ئۆزئارا ھەققە تەۋسىيە قىلىش بىلەن بىر قاتاردا بولۇپ ئاللاھ تائالا ئىنسانلارنىڭ غەلىبىسىنىڭ شۇ ئىككىسىگە باغلىنىشلىق ئىكەنلىكى توغرىسىدا قەسەم قىلغان: «زامان بىلەن قەسەمكى، ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، بىر ـ بىرگە ھەقنى تەۋسىيە قىلىشقان، بىر ـ بىرىگە سەۋرىنى تەۋسىيە قىلىشقان كىشىلەردىن باشقا ھەممە ئادەم چوقۇم زىيان ئىچىدىدۇر.» [سۈرە ئەسرى 1ـ3]

گۇناھ ئىشلارنى قىلىشتىن ئالدىدا سەبر قىلىش، كىشىلەر ئارىسىغا تارقىتىۋېتىلگەن، شۇنداقلا كىشىلەرگە چىرايلىق كۆرسىتىلگەن ھاۋايى ـ ھەۋەس ۋە كۆڭۈلنىڭ ۋەسۋەسىلىرىگە قارشى تۇرۇشنىڭ ئاساسى. قىزىقىپ كەتمەيدىغان ئىشلارنى قىلىش، قىزىقىدىغان شەھۋەتلەردىن ئۆزىنى تارتىش پەقەت سەۋرى ئارقىلىقلار ئەمەلگە ئاشىدۇ، سەۋرى، ئاللاھنىڭ رازىلىقىغا ھەقىقىي ئىشنىش ۋە كەسكىن يۈزلىنىشنىڭ ئىپادىسى، ئۇ مۆئمىننى پەسىلىكنىڭ زىيىنى، جىنايەت ۋە گۇناھنىڭ قىلتىقىدىن ساقلاپ قالىدىغان پاكلىقنىڭ جېنى. ]

يەنە بىرى مۆئمىننىڭ ئۆزى ياكى مېلى ياكى ئائىلىسى ياكى ئۆيىگە يەتكەن مۇسىبەتلەرگە سەۋرى قىلىش بولۇپ ھەرقانداق كىشىنىڭ تۇرمۇشى بۇلارنىڭ بىرەرىدىن بولسىمۇ خالىي بولالمايدۇ. مۇسىبەتكە بىۋاستە ئۇچرىمىدى دېگەندىمۇ ۋاستىلىك تەسىرگە ئۇچرايدۇ. مۇسۇلمان كىشى ئاللاھ بىلەن قوغدالسا ئاللاھقا تايانسا ھادىسىلەرنىڭ بېسىمى ئازلاپ، زىيىنى كىچىكلەيدۇ. ئەڭ يۇقىرى ئىشەنچ كۆپىنچە ۋاقىتلاردا دەرد ئەلەملەردىن ھالقىپ كېتىدۇ. مۆئمىننىڭ دىنى قىينچىلىقلار ئالدىدا تورۇپ مۇشەققەتلەر ئالدىدا يوقاپ كەتمىسىلا مۆئمىن ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىن ئايرىلىپ قالمايدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە مۇنداق دەيدۇ: مۇئمىن بەندەمنىڭ دۇنيادا ئەڭ ياخشى كۆرگەن ئادىمىنى ئېلىپ كەتسەم، ئاندىن ئۇ مەندىن ساۋاب كۈتۈپ سەۋر قىلسا، مەندىكى مۇكاپات پەقەتلا جەننەتتۇر. (بۇخارى: 6424)

### 893ـ سۇئال: ئىسلام نىمە ئۈچۈن ئوتتۇراھال بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ؟

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ھاياتىغا خاس بولغان، ئۇلارنىڭ جىسمانىي ۋە روھى ئىشلىرىنى مۇنتىزىملاشتۇرىدىغان، ئۇلۇغ ئاساس ئۈستىگە تۇرغۇزىدىغان بىر تۈركۈم تەلىماتلارنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بولۇپ، ئىنسانلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەكلىرى، كىيىم ـ كېچەكلىرى، تۇرالغۇ جايلىرى ۋە ھاياتلىقتىكى باشقا ئارزۇ ـ ئارمانلىرىغا ئالاقىدار ئەدەب ـ ئەخلاقلاردىن ئىبارەت. بۇ تەلىماتلار مۇسۇلمانلاردىن مۇتلەق راھىب بولۇشنى ياكى مۇتلەق ماددىزىم بولۇشنى تەلەپ قىلمايدۇ، بەلكى ئۇ ئوتتۇراھاللىق ۋە مۆتىدىللىكنى نۇقتا قىلغان بولۇپ، ئىجرا قىلىش ناھايىتى ئاساندۇر.

ئىسلام دىنى تەلىماتلىرىدا جىسمىنىڭ (تەن) ئېھتىياجلىرى بىلەن روھنىڭ ئېھتىياجلىرىغا

تەڭ ئەھمىيەت بېرىدۇ، بىرىگە سەل قاراپ يەنە بىرىگە كۆڭۈل بۆلۈشنى چەكلەيدۇ، ئىككىسىنى ماسلاشتۇرغاندىلا ئىنسانلار بۇ دۇنيا ۋە ئۇ دۇنيادىكى رولىنى جارى قىلدۇرالايدۇ دەپ قارايدۇ.

شۈبھىسىزكى، ئاخىرەت دۇنياسىغا ئىمان كەلتۈرىدىغان مۆئمىنىنىڭ ھاياتى بىلەن بۇ دۇنيادىكى ئۆمرىنى بارلىقى ۋە مەقسىتىگە يېتىدىغان بىردىن بىر پۇرسەت دەپ بىلىدىغان كاپىرنىڭ ھاياتى بىلەن ئوخشاشمايدۇ، كاپىرلارنىڭ كۆپىنچىسى ئۆزلىرىنىڭ پاك - دىيانەتلىكىنى يوقىتىپ خاھىشلىرىغا ئەگىشىدۇ، پەقەت ھوزۇرلىنىش ئۈچۈنلا ياشايدۇ، ھېچبولمىغاندىمۇ خاتالىقىدىن يېنىپ توغرا يولنى تاپالمىغان تەقدىردە ئەنە شۇنداق بولىدۇ. خۇددى ياخشى تەدبىردىن ياخشى نەتىجە چىققاندەك دۇنيا ئاخىرەتكە ئېرىشىشنىڭ ۋاستىسىدۇر، ۋاستە دۇرۇس بولسا مەقسەتكە يەتكىلى بولىدۇ.

مۇتلەق تەركى دۇنيا بولۇپ، زاھىدلىق قىلىش ياكى باشقا بىمەنە ئەھمىيەتسىز ئويلارنى مەقسەت قىلىپ يېمەكلىك مىقدارىنى تەڭشەش بىلەن مەقسەتكە يەتكىلى بولمايدۇ، پەقەت ئۈلۈغۋار، بۈيۈك بىر ئىرادىنى كۆڭۈلگە پۈكۈپ شۇنى قولغا كەلتۈرۈشنى مەقسەت قىلىشتەك توغرا ئۇسۇل قوللانغاندىلا ئاندىن كېيىن ئىنسان ئۆزىدىكى ئەرزىمەس ئويۇن - تاماشىلار ۋە تۈرلۈك ھوزۇر - ھالاۋەتلەرگە زىيادە بېرىلىشتەك خاھىشنى ئۆزگەرتەلەيدۇ.

بەزى بىلىمى ئاز، نەزەر دائىرىسى تۆۋەن كىشىلەر بۇ سۆزنى خاتا چۈشىنىپ ئۇنى مۇسۇلماننى ھاياتلىقتىن يىراقلاشتۇرۇپ ھوزۇر - ھالاۋەتلىرى ۋە نازۇ - نېئمەتلىرىنى تەرك ئېتىشكە ئۈندىگەنلىك دەپ ئويلاپ قېلىشى مۇمكىن. ئەمما ئىسلام دىنى ئۇنى ھەرگىز مەقسەت قىلمايدۇ. چۈنكى ھارامنى ھالال قىلىش ئېغىر گۇناھ بولغىنىدەك، ھالالنى ھارام قىلىشمۇ ئېغىر گۇناھدۇر. ئاللاھ مۇسۇلمانغا ياخشى نەرسىلەرنى ھارام قىلماسلىق، يامان نەرسىلەرنى ھالال قىلماسلىقنا ئۆزىگە ئەھدە قىلغان. مۇسۇلماننىڭ ياشاش ۋە ھاياتلىقنىڭ ھوزۇر - ھالاۋەتلىرىدىن بەھر ئېلىش ھوقۇقى بار: «ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەر ‹ھارام قىلىنمىغان نەرسىلەرنى› يېسە، ئىچسە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، قاچانكى ئۇلار ‹ھارام نەرسىلەردىن› ساقلانسا، ئىماندا ۋە ياخشى ئەمەللىرىدە ئىزچىل بولسا، ئاندىن ‹ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن› يەنى ساقلانسا ۋە ھارام دەپ ئېتىقاد قىلسا، ئاندىن ‹ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن داۋاملىق› ساقلانسا ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلسا، ئاللاھ ياخشى ئىش قىلغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ.» [سۈرە مائىدە 93]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئۇنىڭ ساھابىلىرى ھاياتلىرىدا ئاللاھنىڭ بۇ ئايىتىگە بەكمۇ ئەمەل قىلىشاتتى: «ئى مۆئمىنلەر! ئاللاھ سىلەرگە ھالال قىلغان پاك نەرسىلەرنى ‹تەركى دۇنيا بولۇش يۈزىسىدىن ئۆزەڭلارغا› ھارام قىلماڭلار. ‹ئاللاھ بەلگىلەپ بەرگەن› چەكتىن ئاشماڭلار، ئاللاھ چەكتىن ئاشقۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ. »

بەدەننىڭ تۇرغۇن ئېھتىياجلىرى بولۇپ، پۈتۈن ئەقىل ئىگىلىرى بۇ ئېھتىياجنى قاندۇرمىغاندا ئورگانىزمغا زىيانلىق بولىدۇ دەپ قارايدۇ. ھالبۇكى شۇ ئېھتىياجلارغا كۆز يۇمىدىغان ھەرقانداق تەركى دۇنيالىق ياكى تەسەۋۋۇپ ئېتىقادى ئىسلام روھىغا خىلاپ، ئىسلام دىنى پەقەت چېكىدىن ئاشقان راھەتپەرەسلىك ۋە ئاچكۆزلۈككە قارشى تۇرىدۇ.

**894- سۇئال: ئىسلامنىڭ كىيىم كېچەك جەھەتتىكى مۆتىدىللىك تەلىپى**

ئىسلام دىنى كىيىمدە مۆتىدىل بولۇشنى تەۋسىيە قىلىدۇ، باشقىلارغا كۆز - كۆز قىلىپ ئۆزىنى كۆرسىتىش، كىيىمى بىلەن تەكەببۇرلۇق قىلىشنى يامان كۆرىدۇ. تەقى - تۇرقىنىڭ

چىرايلىق بولۇشنى ئەرلىكنىڭ ياكى گۈزەل ئەخلاقنىڭ ئاساسى دەپ ھېسابلىمايدۇ. چۈنكى نۇرغۇن كىشىلەر باركى كىيمى بىر تىيىنغا يارىمايدۇ، ئەمما قەلبىنى پاتمانلاپ ئالتۇن كۈمۈش بېرىپمۇ سېتىۋالغىلى بولمايدۇ.

ياشلارنىڭ تۈرلۈك پاسوندىكى كىيىم ـ كېچەكلەرنى كىيىپ كىشىلەرنىڭ نەزىرىنى ئۆزىگە تارتىشى ئۈچۈن كىشىلەر ئارىسىدا جىسمىنى كىيىم ـ كېچەك كۆرگەزمىسىگە ئايلاندۇرۇپ قويىشى تولىمۇ ئەخمەقانىلىقتۇر. ئىسلام دىنى بۇنداق تەنتەكلىكنى چەكلىگەن، مۇسۇلمانلارنى ئۇنىڭدىن نەپرەتلەندۈرگەن. شۈبھىسىزكى، زۆرۈر ئېھتىياجلىق نەرسىلەر بىلەن كۇپايىلىنىپ ئېھتىياجىدىن ئاشقان نەرسىلەرگە كۆز سالماسلىق ئەخلاقى ـ پەزىلەتتە كامالەتكە يەتكەننىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر.

ئىسلام دىنى ئۇممەتنىڭ ئۆيۈشچانلىقىنى، مەۋجۇتلۇقىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن شەخس ۋە كۆپچىلىكنىڭ تۇرمۇشىدىن راھەتپەرەسلىكنىڭ يىلتىزلىرىنى قومۇرۇپ تاشلاشنى مەقسەت قىلىدۇ، ئىسلام ئۇممىتى پۈتۈن ھاياتىنى ئاللاھقا بېغىشلاپ ھەقىقەتنى بۈيۈكلۈككە ئېرىشتۈرۈش ۋە ئۇنى قوغداش ئۈچۈن كۈچ چىقىرىش، دۇنيانىڭ ئەرزىمەس ھوزۇر ـ ھالاۋەتلىرى بىلەن ئالدانماسلىقلىرى كېرەك. تۈرلۈك ھوزۇر ـ ھالاۋەتلەرگە بېرىلىش، ھارام ئىشلاردىن يانماسلىق شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ئىجرا قىلىشتىن ۋە تىرىشچانلىق كۆرسىتىشتىن قاچقانلىق ئىنسان شەرىپىنى يوقاتقانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. قانداق بىر خەلقتە بۇ ئىللەت تېپىلىدىكەن ھالاك بولىدۇ. ئوتتۇرا ھاللىق بۈيۈكلۈك جەۋھىرىدۇر. بۇ يەردىكى ئوتتۇرا ھاللىق دېگىنىمىز تۇرمۇشقا ئىگە بولغاندىن كېيىن ئۇنى بۈيۈك مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن ئىشلىتىش كېرەك دېگەندىن ئىبارەت. ئەگەر سىز تۇرمۇشقا ئىگە بولغاندىن كېيىن سىز ھاياتلىق قۇلىغا ئايلىنىپ قېلىپ، تۇرمۇش سىزنى پەس يوللارغا باشلىسا، سىزنى ئاخىرىدا ھەقىقىي ھاياتلىقتىن مەھرۇم قويسا بۇ ھەرگىزمۇ مۆتىدىللىك، ئوتتۇراھاللىق بولمايدۇ.

**895ـ سۇئال: ئىسلامنىڭ پاكلىق جەھەتتىكى ئىلغار تەدبىر ـتەلەپلىرى**

ئىسلام دىنى تەننىڭ ساغلاملىقى، گۈزەللىكى بېجىرىملىقىغا ئىنتايىن ئەھمىيەت بەرگەن ۋە ئۇنى پەيغەمبەرلىكنىڭ مۇھىم بىر قىسمى قىلغان. ئادەم جىسمىنى پاك تۇتقاندىلا، يېمەك ـ ئىچمىكى، شەخسىي تۇرمۇشىدا مەينەتچىلىكتىن، كىشىنى نەپرەتلەندۈرىدىغان ھالەتلەردىن خالىي بولغاندىلا ئاندىن ئىسلام تارازىسىدا مەلۇم سالماقنى ئىگىلىيەلەيدۇ. تەننىڭ ساغلاملىقى ۋە تازىلىقى ماددىي سالاھىيەت بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئۇنىڭ روھىنى پاكلاش، ئىنسانغا ھاياتلىق يۈكلىرىنى ئۈستىگە ئېلىشقا شارائىت يارىتىپ بېرىش جەھەتتىمۇ تەسىرى ناھايىتى زور. چۈنكى باتۇر، كۈچلۈك، چىدامىلىق بەدەن ئىگىسىلا ھاياتلىق يۈكلىرىگە بەرداشلىق بېرەلەيدۇ.

1.ئىسلام دىنى تەننى ئۆلۈغلىغانلىقتىن كۈنىگە بەش ۋاخ نامازنى پەرز قىلىپ كامىل تاھارەتنى نامازنىڭ ئاساسى قىلدى، ئايرىم ئەھۋاللاردا پۈتۈن بەدەننى تولۇق يۇيۇشقا بۇيرىدى، ئادەتتىكى ئەھۋاللاردا چاڭ ـ توزانغا كۆپرەك ئۇچرىشىدىغان، تۈرلۈك ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولىدىغان ياكى ئاجرالما ماددىلار كۆپ ئاجرىلىپ چىقىدىغان پۇت ـ قوللارنى ۋە باشقا ئەزالارنى يۇيۇشىلا كۇپايە قىلدى.

2.ئىسلام دىنى بەدەننىڭ ھەرۋاقىت پاك بولۇشىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ۋاجىب غۇسلىنى ئىنساندىكى ماددىي بولغان تەبىئىي ئېھتىياجىغا باغلاپ قويغان، ئەگەر ئىنساننىڭ پەقەت روھىيىتىلا يارىتىلغان بولسا تەكرار غۇسلى قىلىش ۋە يۇيۇنۇپ تازىلىنىشقا ئېھتىياجلىق بولمىغان

بولاتتى. لېكىن ئۇ زېمىننىڭ تۇپرىقىدىن ھاسىل بولغان غىلاپقا ئورالغانلىقى ئۈچۈن، شۇ زېمىن ئۈستىدە ياشىغانلىقى، ئۆسۈملۈكلىرى، ھايۋاناتلىرى بىلەن ئوزۇقلىنىدىغانلىقى، كېرەكسىز چىقىرىندىلىرىنى شۇ زېمىن ئۈستىگە تاشلايدىغانلىقى، ئاقىۋەت يەنە شۇ زېمىننىڭ تۇپرىقىغا كۆمۈلىدىغانلىقى ئۈچۈن ئىسلام دىنى پەرز بولغان تاھارەتنى ئىنساننىڭ ئەنە شۇ ماددىي تەبىئىتىنىڭ ئېھتىياجلىرى ۋە ئوزۇقلۇقىنىڭ ئورگانىزىمىدا ھەزىم بولۇشى، ئايلىنىشىدىن كېلىپ چىقىدىغان بارلىق چىقىرىندىلار ۋە گازلارغا باغلاپ قويغان. پاكلىقنى ئىزچىللاشتۇرۇش ۋە داۋاملاشتۇرۇشتا ئىسلام دىنى يولغا قويغان بۇ ئۇسۇلدىنمۇ توغرا ۋە مۇۋاپىق يەنە بىر ئۇسۇل بولمىسا كېرەك، چۈنكى بۇ خىل ئۇسۇلدا ئىنسان گەرچە بەدىنى پاك بولسىمۇ يەنىلا غۇسلى ياكى تاھارەتنى ئادا قىلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئىسلام ئۇممىتىدە مەينەتچىلىكنىڭ ھېچقانداق ئاسارىتى مەۋجۇت بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىسلام دىنى بەزى كىشىلەرنىڭ غۇسلى قىلىش زۆرۈر بولمىسا غۇسلى قىلىشقا ھورۇنلۇق قىلىشتىن ئەنسىرەپ غۇسلى قىلىش ئىشىنى ئېھتىياج بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا غۇسلى قىلىدىغان كۈننى بەلگىلەپ بەردى.

3. ئىسلام دىنى تاماق يېيىشتىن ئاۋال پاكلىنىشنى تەكىتلىگەن. تاماق يېيىشتىن ئاۋال تاھارەت ئېلىش (قولنى يۇيۇشلا كۇپايە قىلىدۇ) قا بۇيرىغاندىن كېيىن تاماقنىڭ قالدۇقلىرى ۋە پۇراقلىرىدىنمۇ پاك بولۇشقىمۇ ئەجىر قىلغان، چۈنكى بۇ چاغدا تېخىمۇ پاك بولغىلى بولىدۇ. بۇ يەردىكى پاكلىقنىڭ مۇھىملىق دەرىجىسى تائامنىڭ ئەزالارغا يۇققان قالدۇقلىرىنىڭ ئوخشاش بولماسلىقىغا قاراپ ئوخشاش بولمايدۇ، ئەگەر ئۇ تائام قالدۇقلىرى ئەزالارنىڭ چوڭقۇر قىسىملىرىغا سىڭىشىپ كىرگەن بولسا چوقۇم پاكلىنىشى لازىم.

4. ئىسلام دىنى مەيلى ھازىرقى زاماننىڭ ياكى قەدىمكى زاماننىڭ تىببىي تەۋسىيەلىرىدە بولسۇن، ئېغىز ۋە چىش تازىلىقىغا تەڭداشسىز دەرىجىدە ئەھمىيەت بېرىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۇممىتىمگە ياكى كىشىلەرگە ئېغىرچىلىق تۇغدۇرۇپ قويماي دېمەيدىغان بولسام، ئۇلارنى ھەر نامازدا مىسۋاك ئىشلىتىشكە بۇيرۇيتتۇم. (بۇخارى: 887) پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مىسۋاك ئېغىزنى پاكلايدۇ ۋە اللەنى رازى قىلىدۇ. (نەسائى: 5)

ئېغىز بوشلۇقى ۋە چىشلارنىڭ تازىلىقىغا سەل قارىغانلىقتىن كېلىپ چىقىدىغان ئېغىز بوشلۇقى ۋە چىش مىلىكى كېسەللىكلىرىگە قاراپ باقىدىغان بولساق ئاندىن بىز ئىسلام دىنىنىڭ چىشنىڭ ئاقلىقى ۋە ساغلاملىقىنى ئاسراش ئۈچۈن ئاسرىغۇچى ماددىلار بىلەن چىشنى سۈرۈپ ئۈستى ۋە ئارىلىرىدىكى يات ماددىلارنى چىقىرىۋېتىشنى ئالاھىدە تەكىتلىگەنلىكىنىڭ سىرىنى چۈشىنىپ يېتەلەيمىز.

گۆش، بېلىق ۋە باشقا ئۆتكۈر، غەيرى پۇراقلىق يېمەكلىكلەرنى يېگەندە ئېغىز تازىلىقىغا ھەرگىز سەل قارىماسلىق لازىم، چۈنكى بۇ ساغلاملىق ئۈچۈن، ئۆز ھۆرمىتىنى ساقلاش ئۈچۈن، ئاممىۋى ئەدەب ـ ئەخلاققا رىئايە قىلىش ئۈچۈن بەكمۇ زۆرۈر.

5. ئىسلام دىنى شەخسلەر ۋە جەمئىيەتنى ھۆرمەتلىكەنلىكى ئۈچۈن سامساق، پىياز ياكى تۇرۇپ يېگەن كىشىلەرنى ئاممىۋى سورۇنلارغا بېرىشتىن چەكلىگەن. چۈنكى بۇ خىل يېمەكلىكلەرنىڭ ئېغىزلاردىكى غەيرى پۇرىقى ئەتراپتىكىلەرنى سەسكەندۈرۈپ ئاممىۋى مۇناسىۋەتكە دەخلى يەتكۈزىدۇ. ئىسلام دىنى بۇ خىل يېمەكلىكلەرنى ئىستىمال قىلغان كىشىلەر

ياكى ئېغىزى، تېنىنىڭ بەدبۇي پۇرىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان كېسەللىكلەر بىلەن ئاغرىغۇچىلاردىن پەرز نامازنى مەسچىتتە جامائەت بىلەن ئوقۇشتەك سۈننەتنى ساقىت قىلىۋەتكەن، بۇلارنىڭ ھەممىسى بىمارلار ۋەساق كىشىلەرنى قوغداش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان ئىسىل ئەدەب ـ ئەخلاقدۇر.

6. ئىسلام دىنى كىشىنىڭ كىيىم ـ كېچەكنىڭ رەتلىك، قىياپىتىنىڭ قاملاشقان بولۇشىنى تەۋسىيە قىلىدۇ. ھەتتا بۇنى نامازدا بولۇشقا تېگىشلىك ئەدەب ـ ئەخلاقلار قاتارىغا كىرگۈزىۋەتكەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارغا مەزكۇر ئىشلارغا كۆڭۈل بۆلۈشنى ئۈگەتەتتى. كىيىم ـ كېچەكلىرى، تەقى ـ تۇرقىنىڭ رەتلىك، پاكىز بولۇشنى جېكلەيتتى.

ئىسراپچىلىق، ياسالمىلىق قىلماي قىياپەتنىڭ گۈزەللىكىگە ئەھمىيەت بېرىش، ئىچىنى گۈزەللەشتۈرۈپ بولغاندىن كېيىن تېشىنى گۈزەللەشتۈرۈش قاتارلىقلار ئېتىقادچىلىرىنىڭ تېخىمۇ ئالىي مەرتىۋىلىك، تېخىمۇ چىرايلىق بولۇشىنى تەلەپ قىلىدىغان ئىسلام دىنىنىڭ تەلىماتلىرىدىندۇر. ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: دىلىدا زەررىچىلىك كىبىر بار ئادەم جەننەتكە كىرمەيدۇ، دېدى، بىر كىشى: ئادەم چىرايلىق كىيىم كېچەكلەرنى كىيىشنى ياخشى كۆرىدۇ، بۇمۇ كىبىرلىك بولامدۇ؟ دەپ سورىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: اللە گۈزەلدۇر، گۈزەللىكنى ياخشى كۆرىدۇ. كىبىر دېگەن ھەقكە ئۇنىماسلىق، كىشىلەرنى كۆزگە ئىلماسلىقتۇر، دېدى. (مۇسلىم: 91)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ تەرەپلەرگە بەك دىققەت قىلاتتى. بىرەر مۇسۇلماننىڭ ئۆزىنى تۈزەشتۈرۈشكە، قىياپىتىنىڭ رەتلىك، قاملاشقان بولۇشىغا سەل قارىغانلىقىنى بىلگەن چېغىدا ئۆزىنى بۇنداق تاشلىۋېتىشتىن چەكلەيتتى ۋە ئەڭ ياخشى كىيىملىرىنى كىيىشكە بۇيرۇيتتى.

**896 ـ سۇئال: ئىسلامنىڭ ساغلاملىققا بولغان تەلىپى**

ئىسلام دىنىنىڭ پاكلىق ۋە ساغلاملىققا كۆڭۈل بۆلىشى پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ ماددىي ۋە ئەخلاقى جەھەتلەردە قۇدرەت تېپىشىغا كۆڭۈل بۆلىشىنىڭ بىر قىسمىدۇر. ماغدۇرسىز تەنلەر يۈك كۆتۈرەلمەيدىغان، ئاجىز قوللار ياخشىلىق تەقدىم ئېتەلمەيدىغان بولغاچقا ئىسلام دىنى ئېتىقادچىلىرىنىڭ تومۇرلىرىدا ئاققان قاننىڭ ساپ بولۇشىنى، ئۇلارنىڭ جۇشقۇن، تېتىك بولۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ.

1. تەننىڭ ساغلام بولۇشى تەپەككۇرنىڭ دۇرۇس بولۇشى، بەلكى ئىنساننىڭ ھاياتلىققا ماسلىشىشىغا چوڭ تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ ئۇلۇغۋار غايىسى ھارغىن، چۈشكۈن، ئاجىز خەلق ئىچىدە روناق تاپالمايدۇ. شۇ ۋەجىدىن ئىسلام دىنى كېسەللىك بىلەن قاتتىق كۈرەش قىلدى، كېسەللىك جاراسىملىرىنىڭ تارقىلىشى بىلەن زەئىپلىك، سۇسلۇق، شۇملۇق ئەۋج ئېلىپ خەلقنىڭ مادارى كېتىپ قالماسلىق ئۈچۈن كۆپلىگەن ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرىنى ئوتتۇرىغا قويدى. ئىسلام دىنى ئىنچىل تازىلىق مىزانلىرى، مۇسۇلمان رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك رەتلىك تۇرمۇش قائىدىلىرىنى ئوتتۇرىغا قويۇپ كېسەللىكلەردىن ساقلىنىشقا شارائىت يارىتىپ بەردى. مەسىلەن: مۇسۇلمان تاڭ ئېتىش بىلەن تەڭ ئورنىدىن تۇرىدۇ، تولۇق ئۆخلاشقا كاپالەتلىك قىلىدۇ، شەھۋەتپەرەسلىكتىن ئۆزىنى تارتىدۇ، يېمەك ـ ئىچمەكنى نورمال ئىستىمال قىلىدۇ، تۇرمۇش ۋە كۈندىلىك ھەرىكىتىدە پاك ـ دىيانەتلىك بولىدۇ، كۈندە بەش ۋاخ ناماز ئوقۇش، يىلدا بىر ئاي روزا تۇتۇش بىلەن جۇشقۇنلۇقنى يېڭىلاپ تۇرىدۇ.

2. شۇنى ئېسگىزدىن چىقارماڭكى، گۇناھ ـ مەئسىيەتتىن يىراق تۇرۇش يامان كېسەللىكلەردىن ساقلايدىغان مۇستەھكەم قورغاندۇر. كېسەل بولسا داۋالاپ ساقايتىش كېرەك، ئىسلام دىنى كىشىلەرگە يولۇققان ئاغرىقلارنى ئۈنۈملۈك دورىلار بىلەن ساقايتىشنى تەۋسىيە قىلىدۇ.

3. ئىسلام دىنى ھەرخىل خۇراپىي ئىشلاردىن شىپالىق ئىزدەشنى ھارام قىلدى. ھەرئىلىمنىڭ ئەھلى بولۇپ ئۇلارنىڭ گېپىگە قۇلاق سېلىش زۆرۈر بولسىمۇ، ئەمما مۇسۇلمان چامى يەتمەيدىغان ئىشلارغا زورۇقۇۋاتقان جادۇگەرلەرنى ئىزدىمەسلىكى، ئۇلارنىڭ ئىدىيەلىرىگە ئىشەنمەسلىكى كېرەك.

4. ئىسلام دىنى يولغا قويغان كېسەللىكنىڭ ئالدىنى ئېلىش تەدبىرلىرىنىڭ يەنە بىرى سۇ، كوچا ـ كويلار ۋە سورۇنلارنىڭ بۇلغىنىشىدىن ساقلىنىش ئۇچۇن چوڭ ـ كىچىك تەرەتنى ئادەم بارمايدىغان يىراق جايلارغا بېرىپ ئادا قىلىش، ھايۋانات چىقىرىندىلىرىنى ياخشى بىر تەرەپ قىلىشتىن ئىبارەت. ئەگەر مۇسۇلمانلار بۇ خىل ئۇلۇغ ئەدەب ـ ئەخلاققا رىئايە قىلغان بولسا كۆچ ـ قۇۋۋىتىگە تەھدىت سېلىۋاتقان، ئۆي ـ ماكانلىرىنى ۋەيران قىلىۋاتقان، چوڭ مۇشكىلات ئېلىپ كېلىۋاتقان كېسەللىك كۆلەڭگۈلىرىدىن ئەلۋەتتە قۇتۇلۇپ قالغان بولاتتى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەلئۇنلۇققا ئېلىپ بارىدىغان ئۈچ ئىشتىن ساقلىنىڭلار، ئۇلار بولسا: سۇ ئاقىدىغان يەرلەرگە، يولنىڭ ئوتتۇرىسىغا ۋە كىشىلەر سايىدايدىغان ئورۇنلارغا چوڭ ـ كىچىك تەرەت قىلىشتۇر. (ئەبۇ داۋۇد: 26)

5. ئىسلام دىنى يەنە سەھىيە ئالدىنى ئېلىش مىزانلىرىنىمۇ بەلگىلەپ بەردى، يۇقۇملىنىش ۋە تارقاپ كېتىشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن يۇقۇملۇق كېسەللىك تارقالغان شەھەرلەردىكى خەلقلەرنىڭ شەھەر سىرتىغا چىقىشى، ۋە باشقىلارنىڭ ئۇ شەھەرگە كىرىشنى چەكلىدى.

**897ـ سۇئال: ئىسلامنىڭ ئەخلاقى ـھايالىق بولۇشتۇر**

ھايالىق بولۇش ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ماھىيىتىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان توغرا مىزاندۇر. ئۇ بىزگە شۇ كىشىنىڭ ئىمانىنىڭ قىممىتى ۋە ئەدەب ـ ئەخلاقىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە ئىكەنلىكىنى يورۇتۇپ بېرىدۇ، سىز بىر ئادەمنىڭ تېگىشلىك بولمىغان ھەرىكەتتىن ئۆزىنى تارتىۋاتقانلىقى ياكى تېگىشلىك بولمىغان ئىشنى قىلىپ قويغان ۋاقتتا چىرايىنىڭ قىزىرىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ ئۇنىڭ قەلبىنىڭ ئويغاق، ئەسلىنىڭ پاك، تەبىئىتىنىڭ تازا ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز، ئوخشاشلا بىرەرسىنىڭ پەس، گۇناھ ئىشلارنى ھايا قىلماستىن قىلىپ يۈرگەنلىكىنى، ئالغان ـ قويغىنىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىگە پەرۋا قىلمايۋاتقانلىقىنى كۆرگەن ۋاقتىڭىزدا ئۇنىڭ قولىدىن ياخشى ئىش كەلمەيدىغان كۆڭلى قارا، يۈزى قېلىن ئادەم ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايسىز. ئىسلام دىنى پەرزەنتلىرىنى ھايالىق بولۇشقا ئۈندىگەن. ئۇنى ئىسلامنى گەۋدىلەندۈرۈپ بېرىدىغان ئەڭ بۈيۈك ئەخلاق قىلىپ بەلگىلىگەن. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەر بىر دىنىنىڭ ئالاھىدە بىر ئەخلاقى بولىدۇ. ئىسلامنىڭ ئەخلاقى بولسا ھايادۇر، دىگەن.(مالىك: 1610)

**898ـ سۇئال: ھايانىڭ مەزمۇن تەلەپلىرى**

1.ھايا ھەممە ئىشقا يارىشىدۇ، مۇسۇلمان گەپ قىلغان ۋاقتىدا سەت گەپ قىلماسلىقى، ئەيىب قويماسلىقى، باشقىلارنىڭ سىرىنى ئېچىشتىن خىجىل بولۇشى لازىم، كىمكى سورۇن تاللىماي،

مەنىسگە قارىماي سەت گەپلەرنى قىلىۋەرسە چوقۇمكى ئەدەبسىزلىك قىلغان بولىدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھايا ئىماندىندۇر، ئىمان ئەھلى جەننەتتە بولىدۇ. ئاغزى بېزەپلىك قوپاللىقتۇر، قوپاللار دوزاختا بولىدۇ. (تىرمىزى: 2009)

2. ئاممىۋى سورۇنلاردا گەپنى ئاز، لايىقىدا سۆزلەشمۇ ھايانىڭ جۈملىسىدىندۇر. چۈنكى بەزى كىشىلەر سورۇندا بېكار تۇرماي ئېگىز ـ پەس سۆزلەپ ئاڭلىغۇچىلارنى زېرىكتۈرۈپ قويىدۇ، ئىسلام دىنى بۇ خىل كىشىلەرنى يامان كۆرگەن. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھايا ۋە كەمسۆزلۈك ئىماننىڭ ئىككى تارمىقى، ئاغزى بېزەپلىك ۋە ۋات ـ ۋاتلىق مۇناپىقلىقنىڭ ئىككى تارمىقىدۇر. (تىرمىزى: 2027)

3. ئىنساننىڭ ئۆزىنىڭ قىلغان گۇناھىنى باشقىلارنىڭ بىلىپ قېلىشىدىن خىجىل بولۇشى، ئابرۇيىنىڭ يامان سۆزلەردىن پاك بولۇشىنى ئۈمىد قىلىشى ھايانىڭ قاتارىدىندۇر، چۈنكى ئەيىبىنى كىشىلەر بىلمەيدىغان ئادەم توغرىسىدا غەيۋەت قىلىش ھارام، چۈنكى باشقىلار ھەرقانچە غەيۋەتىنى قىلىسىمۇ ئۆزىنىڭ يامانلىقىنى ئۆزى ئاشكارىلىغاندەك ئاشكارىيالماسلىقى مۇمكىن، شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام گۇناھ مەئسىيەتنىڭ كىرلىرى بىلەن بۇلغانغان ئادەملەرنىڭ كىشىلەرنىڭ كۆز ئالدىدىن يىراق يۇرۇشىنى بۇيرىغان، بەزى ساھابىلەر ئۆزىنىڭ مەسچىتنىڭ بىر تەرىپىدە ئايالى بىلەن تۇرغانلىقىنى كۆرگەن ۋاقتىدا، ئۇلارنى توختىتىپ ئۆزىنىڭ يات ئايال بىلەن ئەمەس، بەلكى ئۆز ئايالى بىلەن بىرگە تۇرىۋاتقانلىقىنى ئۇقتۇرۇپ قويغان.

4. قىلغان ئىشلىرىنى باشقىلارغا ئاڭلىتىشنى ئۈمىد قىلىدىغان ئادەم بىلەن كىشىلەرنىڭ ئۆزىنى يامان گۇمان قىلىشنى چەكلەيدىغان ئادەمنىڭ ئوتتۇرىسىدا پەرق بار، مۇسۇلماننىڭ ئۆزىنى باشقىلارغا ياخشى كۆرسىتىشى ھەرگىز يامان ئىشنى يوشۇرۇپ ياخشى ئىشنى ئاشكارا قىلىش بىلەن ئىككى يۈزلىمىلىك قىلغانلىقى ئەمەس، ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، بەلكى مەقسەت قەبىھ ئىشلارنى ئاشكارىلىماسلىق، ئۇنى ئاشكارا قىلىشتىن ھايا قىلىشتىن ئىبارەت، چۈنكى رەزىل ئىشلارنى ئاشكارا قىلىشتىن خىجىل بولغان ئادەمدە مەلۇم ياخشىلىق ساقلىنىپ قالغان بولىدۇ. ئېسىل ئىشلارنى ئاشكارا قىلىشنى ئۈمىد قىلغان ئادەمدە مەلۇم دەرىجىدە يامانلىق ساقلىنىپ قالغان بولىدۇ، ھالبۇكى ئىنسان خۇددى باشقىلاردىن خىجىل بولغىنىدەك ئۆزىدىنمۇ خىجىل بولۇشى لازىم، ئۆزىنىڭ قەدرى قىممىتى يامانلىقتىن ھايا قىلىشقا ئەرزىمەيدۇ دەپ ئويلىمىسىلا، خۇددى باشقىلار ئۆزىنىڭ بىرەر يامان ئىش قىلغانلىقىنى كۆرۈپ قېلىشىنى خالىمىغىنىدەك ئۆزىنىمۇ بۇنداق يامان ئىشنى قىلغان ھالەتتە كۆرۈشنى خالىماسلىقى كېرەك. ھېكمەتتە مۇنداق دېيىلىدۇ: «كىمكى ئاشكارىلىنىپ قالسا خىجىل بولىدىغان بىرەر ئىشنى يوشۇرۇپ قىلغان بولسا بۇنداق ئادەم ئۆزىنى قەدىرلىمىگەن بولىدۇ.»

5. ھايا ياخشىلىق ئېلىپ كەلگۈچىدۇر، ئۇ ھەر ئىشنىڭ ياخشى بولۇشىنىڭ ئاساسىدۇر. ئەگەر ھايانى ئوبرازلاشتۇرغىلى بولغان بولسا چوقۇم ياخشىلىنىش ۋە ياخشىلاشنىڭ ئوبرازى بولغان بولاتتى.

6. ھەركىشىنىڭ تېگىشلىك ھۆرمىتىنى ساقلاش، قەدرىنى بىلىش ھايانىڭ قاتارىدىندۇر، مەسىلەن ھەربىر ياش ئۆزىنى ھۆرمەتلەيدىغان كىشىلەرنى ھۆرمەتلىشى، ئوقۇغۇچى ئۆزىنىڭ ئوقۇتقۇچى ـ ئۇستازلىرىنى ھۆرمەتلىشى، ئۇلارنىڭ ئالدىدا ئۈنلۈك گەپ قىلماسلىقى، ئالدىدا قەدەم باسماسلىقى لازىم.

7. هايا قىلىش قورقۇنچاقلىق ئەمەس، چۈنكى خىجىلچان ئادەم بەزىدە ئابرۇيىنى تۆكۈشتىن قېنىنى تۆكۈشنى ئەۋزەل كۆرىدۇ، مانا بۇ باتۇرلۇقنىڭ ئەڭ يۇقىرى پەللىسىدۇر. بەزىدە هايا بىلەن بىرلىكتە قورقۇشمۇ بولىدۇ، ئەمما بۇ پەزىلەتلىك ئادەمنىڭ ئىپسىل ئەخلاقلىرى، ئۆزگىچە ئالاھىدىلىكلىرىنىڭ ناچار ۋەزىيەت ئاستىدا گۈزەللىكى ۋە قىممىتىنى يوقىتىپ قويۇشىدىن قورقۇشىدۇر. بۇ خىل قورقۇش جۈرئەتلىكلىك بىلەن تەڭ ئورۇندا ماختاشقا تېگىشلىك.

## 899ـ سوئال: ئەڭ ئۇلۇغ هايا

ئاللاھتىن هايا قىلىش ئەڭ ئۇلۇغدۇر، چۈنكى بىز ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىدىن يەپ، هاۋاسىدىن نەپەسلىنىمىز، زېمىندا ماڭىمىز ئاسمىنى بىلەن سايىدايمىز، ئىنسان ئىنسانىنىڭ ئۆزىگە قىلغان ياخشىلىقىغا ياخشىلىق بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشنى ئۈمىد قىلىدۇ. يامانلىق قىلىشتىن ئەيمىنىدۇ، بۇشۇكتىن تۆشۈككىچە، ھەتتا كېيىنكى چەكسىز هاياتقا قەدەر ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىدىن بەھرىلىنىپ تۇرۇپ ئاللاھقا قانداقمۇ ئاسىيلىق قىلغىلى بولسۇن شۇبھىسىزكى ئاللاھنىڭ بەندىلىرىدىكى ھەققى چوڭدۇر. ئەگەر ئۇلار بۇ ھەقىقەتنى چۈشەنگەن بولسا چوقۇم ئىختىيارسىز هالدا ياخشىلىق قىلىشقا ئالدىرىغان، ياخشىلىققا يامانلىق قىلىش ۋە ئۇنى ئىنكار قىلىش بىلەن جاۋاب قايتۇرۇشتىن خىجىل بولغان بولاتتى.

ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللەتىن ھەقىقي هايا قىلىڭلار! دېدى، بىز: ئى رەسۇلۇللاھ! ئەلھەمدۇلىللاھ، بىز هايا قىلىمىز، دېگەنىدۇق، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۇنداق ئەمەس، اللەتىن ھەقىقي هايا قىلىش دېگەن، باشنى ۋە باشتىكى ئەزالارنى هارامدىن ساقلاش، قورساق ۋە قورساق ئىچىدىكى ئەزالارنىمۇ هارامدىن ساقلاش، ئۆلۈمنى ۋە سۆڭەكلەرنىڭ چىرىپ كېتىشىنى ئەسلەپ تۇرۇشتۇر. كىمكى ئاخىرەتنى كۆزلەيدىكەن، دۇنيانىڭ زىبۇ ـ زىننەتلىرىنى تاشلايدۇ، كىمكى شۇنداق قىلسا، اللەتىن ھەقىقي هايا قىلغان بولىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 2458)

ئىبنى مەسئۇدقا قىلىنغان بۇ نەسىھەت ئىسلام دىنىنىڭ نۇرغۇن ئەدەبلىرى ۋە پەزىلەت يوللىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، مۇسۇلمان تىلىنى ناھەق سۆزلەشتىن، كۆزنى نامەھرەمگە قاراشتىن، قۇلىقىنى سىرنى ئوغرىلىقچە ئاڭلاشتىن ساقلىشى، هارامدىن يېمەسلىكى، هالال بىلەن قانائەت قىلىشى، ۋاقتىنى ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن سەرپ قىلىشى، ئاللاھنىڭ ساۋابىنى ھەممىدىن ئۈستۈن بىلىشى، تۇرمۇشنىڭ ساختا هاۋايى ـ ھەۋەسلىرى بىلەن ئالدىنىپ قالماسلىقى كېرەك. كىمكى ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن ياخشى ئەمەل قىلاي، چۈنكى ئاللاھ ھەرجايدا مېنى كۆرۈپ تۇرىدۇ دەپ ئېتىقاد قىلغان ئاساستا يۇقىرىقىلارنى ئۆز تۇرمۇشىدا ئەمەلىيلەشتۈرسە ئاللاھتىن لايىقىدا هايا قىلغان بولىدۇ. دېمەك هايا دىنىنىڭ ھەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، هايا بىلەن قىلغان ئەمەللەرنىڭ ھەممىسى ئىمانىنىڭ ئالامىتىدىندۇر.

## 900ـ سوئال: قېرىنداشلىقنىڭ يىلتىزى

ئىنسانلارنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن ئالاقە قىلىشماي ياشىشىنىڭ ھېچقانداق مۇۋاپىق يولى يوق، بەلكى ھەقىقەت ۋە ساغلام ھېسسىيات ئۇلارنىڭ بىر ـ بىرىگە مېھرى ـ شەپقەت قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ، ئەنە شۇ مېھرى ـ شەپقەت ئارقىلىق ئۇلارغا مېھرى ـ مۇھەببەتكە تولغان بىر ـ بىرىنى يۆلەيدىغان جەمئىيەتنى تەقدىم ئېتىدۇ، پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئالاقىسىنى قويۇقلاشتۇرۇپ ئۇلارنى ئىتتىپاقلاشتۇرۇش ئۈچۈن ئاللاھ پۈتۈن ئىنسانلارنى بىر ئاتا ـ ئانىدىن ياراتقان.

دېمەك، ئۆزئارا تونۇشۇپ ئىناق ـ ئىتتىپاق ئۆتۈش ئىنسانلار ئالاقىسىنىڭ ئاساسى. بەزىدە بۇنداق تونۇشۇش ۋە ئۇنىڭدىن كېلىدىغان پايدا ـ مەنپەئەتلەر توسالغۇغا ئۇچراپ قالىدۇ، چۈنكى رىزىق مەنبەلىرىنىڭ بېسىقچىلىقى، ھەقىقەتنى چۈشىنىشتىكى پەرقلەر سەۋەبىدىن بەزىدە تالاش ـ تارتىش ھەتتا توقۇنۇش يۈز بېرىدۇ. ئەمما بۇ توقۇنۇشلار تۈپەيلىدىن ئىنساننى يارىتىش ۋە ئۇنىڭ ماسلاشقان تىرىشچانلىقلىرى بىلەن زېمىننى ئاۋاتلاشتۇرۇشتىكى ھېكمەت ئۇنتۇلۇپ قالسا بولمايدۇ. ئىنسانلارنى ئىتتىپاقلاشتۇرىدىغان يولدىكى توسالغۇلارنى يوقىتىدىغان ھەرقانداق ئالاقىنى تېخىمۇ مۇستەھكەملەش ۋە ئۇنىڭ ئالاھىدىلىكىدىن پايدىلىنىش لازىم. ئىسلام دىنى ئاز ياكى كۆپ بولغان بىر تۈركۈم كىشىلەر ئارىسىدىكى رىشتىلا بولۇپ قالماستىن بەلكى ئۇ كىشىلەر بىلەن پەرۋەردىگار ئوتتۇرىسىدىكى، ئاندىن كېيىن كىشىلەر بىلەن پۈتۈن ئىنسانلار ئارىسىدىكى توغرا ۋەزىيەتنى شەكىللەندۈرۈپ بېرىدىغان ھەقىقەتلەرنىڭ گەۋدىلىنىشىدۇر.

**901ـ سۇئال: ئىسلامي قېرىنداشلىقنىڭ ھېكمىتى**

تونۇشۇش ئارقىلىق خەلقلەر ئارىسىدىكى ئۈچۈپ كەتكەن ئورتاق قېرىنداشلىق يېڭىلىنىدۇ، ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن ئىبارەت ماددىي ئاتا ئىسلام دىنىدا خۇلاسىلەنگەن دىنى تەلىماتلارنى ئاساس قىلغان مەنىۋى ئاتا بىلەن كۈچلەندۈرلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ساپ دىن پۈتۈن يەر شارىدىكى ئەگەشكۈچىلىرىنى ئۇيۇشتۇرۇپ گەرچە ئۇلارنىڭ ماكانى ۋە دەۋرلىرى ئوخشىمىسىمۇ كۈچلۈك بورانمۇ تەۋرىتەلمەيدىغان كۆككە تاقاشقان مۇستەھكەم بىرلىككە ئايلاندۇرىدۇ.

1.بۇ قېرىنداشلىق چىن ئىماننىڭ روھى، مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىغا قاراتقان نازۇك سەزگۈلىرىنىڭ جەۋھىرىدۇر، ھەتتا ئۇلار خۇددى بىر دەرەختىن ئۆسۈپ چىققان شاخلارغا ئوخشاش، ياكى ئوخشىمىغان تەنگە كىرگەن بىر خىل روھقا ئوخشاش، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى ئۈچۈن، قېرىنداشلىرى بولسا شۇ مۇسۇلمان ئۈچۈن ياشايدۇ.

2. شەخسىيەتچىلىك ئىنسانغا كەلگەن تەبىئىي ئاپەت، ئەخلاقى ـ پەزىلەتلەرگە چۈشكەن ئېزىتقۇ بولۇپ، كىمگە ھۆكۈمرانلىق قىلسا ئۇنىڭ ياخشىلىقلىرى ئازىيىپ يامانلىقلىرى كۆپىيىدۇ. پەقەت ئۆزى ئۈچۈن ھەرىكەت قىلىدۇ، ئۆزىدىن باشقىنى تونۇمايدۇ، ئۆزىگە پايدا ئېلىپ كېلەلمىسە باشقىلارنىڭ غەم ـ قايغۇسى بىلەن كارى يوق، ئۆزىگە پايدا يەتكۈزگەن ئادەم بىلەنلا ئارىلىشىدۇ. ئىسلام دىنى بۇ خىل شەخسىيەتچىلىككە ئادىل قېرىنداشلىق بىلەن قارشى تۇرۇپ كىشىگە بۇ ھاياتلىقنىڭ پەقەت ئۆزى ئۈچۈن ئەمەسلىكىنى، دۇنيانى ئۆزى يالغۇز ئاۋاتلاشتۇرالمايدىغانلىقىنى چۈشەندۈردى، ئۆزىنىڭ باشقىلاردىكى ھوقۇق ـ مەنپەئەتنى ئويلىغان چېغىدا باشقىلارنىڭ ئۆزىدىكى ھوقۇق ـ مەنپەئەتنى ئويلاشنى تەۋسىيە قىلدى. شۇ ئارقىلىق ئىنساندىكى شەخسىيەتچىلىك خاھىشنى يوقىتىپ ئورتاقلىق ئىدىيىسىنى كۈچەيتمەكچى بولدى، شۇنداق بولغاندا ئىنسان ئاچكۆزلۈك قىلمايدۇ.

3. قېرىندىشىڭنىڭ سەندىكى ھەق ـ ھوقۇقى شۇكى، سەن ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزمەسلىكىڭ بەلكى كەلگەن زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىشقا تىرىشىشىڭ، قېرىندىشىڭنىڭ غەم ـ قايغۇسى ۋە ئازاب ـ ئوقۇبىتىگە ھەمدەرد بولۇشۇڭ لازىم، ئەگەر سەن ئۆزەڭنىلا ئويلاپ باشقىلارغا پەرۋا قىلمىساڭ بۇ مۇسۇلمانلارنى بىر گەۋدىلەشتۈرگەن رىشتىنى ئۈزگەنلىك بولۇپ ئىنتايىن ئېپلاس ھەرىكەتتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇئمىنلەر بىر ـ بىرىنى ياخشى كۆرۈش، بىر ـ بىرىگە مېھرى مۇھەببەت يەتكۈزۈش ۋە ھېسداشلىق قىلىشتا خۇددى بىر پۈتۈن بەدەنگە

ئوخشايدۇكى، بەدەننىڭ بىر ئەزاسى ئاغرىپ قالسا، باشقا پۈتۈن ئەزالار بىئارام بولۇپ، ئۇيقۇسىز قالىدۇ. (مۇسلىم: 2586)

4. قېرىندىشىڭ ئۈچۈن ھەقىقىي ئازابلىنىشىڭ سېنى قېرىندىشىڭنىڭ قىينىچىلىقلىرىنى ھەل قىلىشقا ئۈندەيدۇ، سەن قېرىندىشىڭنىڭ غەم ـ قايغۇسى ۋە بېشىغا كەلگەن قاراڭغۇلۇقنى يورۇتمىغىچە قېرىندىشىڭغا بولغان ھېسداشلىق تۇيغۇسى ساڭا ئارام بەرمەيدۇ. خۇددى ئۆزۈڭگە پايدا ـ مەنپەئەت يەتسە خۇشاللانغىنىڭغا ئوخشاش، قېرىندىشىڭنىمۇ پايدا ـ مەنپەئەتكە ئېگە بولۇشنى ئۈمىد قىلىشىڭ بۈيۈك قېرىنداشلىقىڭنىڭ ئالامەتلىرىدىندۇر، ئەگەر سەن قېرىندىشىڭغا پايدا ـ مەنپەئەت يەتكۈزۈشكە تىرىشساڭ ئەڭ پاك، ئەڭ ساۋابلىق ئىبادەت بىلەن ئاللاھقا يېقىنلاشقان بولىسەن.

5. دۇنيانىڭ يۈكلىرى ئېغىر، ھەرخىل مۇشەققەتلەر خۇددى يامغۇر ئىنساننىڭ بېشىغا تۆكۈلگەندەك قەدەممۇ قەدەم بىر قېتىم ئۈچراپ تۇرىدۇ. ئادەم بۇ قىيىنچىلىقلارغا يالغۇز بەرداشلىق بېرەلمەيدۇ. بەرداشلىق بېرەلىگەن تەقدىردىمۇ قېرىنداشلىرى ياردەم قىلغاندا تارتىدىغان جاپادىن نەچچە ھەسسە ئارتۇق جاپا تارتىدۇ. ياردەم قىلغاندا پەقەت جاپا چەكمەسلىكىمۇ مۇمكىن. قېرىنداشلىقنىڭ ھەقىقى شۇكى، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرىنىڭ مەيلى ئاسانلىق ياكى قىيىنچىلىقتا بولسۇن ياردەم قىلىدىغانلىقىنى، ھاياتلىقتا ئۆزى يالغۇز ھەرىكەت قىلمايدىغانلىقىنى، بەلكى پۈتۈن مۆئمىنلەر ئۇنىڭغا ياردەم قىلىدىغانلىقىنى ھېس قىلىشى كېرەك. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەقىقىي قېرىنداشلىق ھەسسىلەپ بېرىلگەن نېئمەت ھېسابلىنىدۇ، ئۇ روھىي جەھەتتىكى بىرلىششتىن ئىبارەت نېئمەتلا بولۇپ قالماستىن بەلكى يەنە ماددىي جەھەتتىنمۇ ھەمكارلىششتىن ئىبارەت نېئمەتتۇر، ئاللاھ بىر ئايەتتە بۇ نېئمەتنى قايتا ـ قايتا بايان قىلغان:

«ئاللاھنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېئمىتىنى ئەسلەڭلار، ئۆز ۋاقتىدا سىلەر ئۆزئارا دۇشمەن ئىدىڭلار، ئاللاھ دىلىڭلارنى بىرلەشتۈردى، ئاللاھنىڭ نېئمىتى بىلەن ئۆزئارا قېرىنداش بولدۇڭلار.» [سۈرە ئال ئىمران 103]

6. دىنى قېرىنداشلىق مۇسۇلمانلار ئارىسىدا ھەقىقىي ياردەملىشىش يەنى گۇرۇھۋازلارنىڭ قارىغۇلارچە قىلغان ياردىمى ئەمەس. بەلكى ئىسلاھ قىلغۇچى ئاللاھقا ئىمان كەلتۈرگۈچىلەرنىڭ ھەقىقەتنى ئىسپاتلاش، ناھەقنى يوقىتىش، ھەددىدىن ئاشقۇچىنى توختىتىش، بوزەك ئېتىلگەنلەرنى قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن بەرگەن ياردىمىگە ئوخشاش ياردەمنىڭ بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ. مۇسۇلماننى كۆرەش مەيدانىدا يالغۇز تاشلاپ قويۇش دۇرۇس ئەمەس، بەلكى ئېزىپ كەتسە توغرا يولغا باشلاش، ھەددىدىن ئاشسا چەكلەش، ھۇجۇم قىلىنسا قوغداش، جېنىغا خەۋپ يېتىش ئېھتىمالى بولسا بىرگە تاقابىل تۇرۇش ئۈچۈن ھەرھالدا ئۇنىڭ بىلەن بىرگە تۇرۇش لازىم. مانا بۇ ئىسلام دىنى پەرز قىلغان ئۆزئارا ياردەملىشىشنىڭ مەنىسى.

مۇسۇلماننى ياردەمسىز قويۇش ھەقىقەتەن ئاددىي ئىش ئەمەس، ئاقىۋەت ئۇ پۈتۈن مۇسۇلمانلارنىڭ بىر ـ بىرىنى ياردەمسىز قويۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، شۇنداق بولغاندا ئۇلارنىڭ ئۆزىنى قەدىرلەش، ئۆزىدىن پەخىرلىنىش تۇيغۇلىرى يوقىلىدۇ ـ دە، زۇلۇمغا ئۇچرىسىمۇ خالا ـ خالماي ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىدۇ، نەتىجىدە جامائەتتىن ئايرىلىپ ئۆزى بىلەن ياردەم قىلمىغۇچىلار ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقە ئۈزۈلىدۇ.

7. مەنسەپنى كىشىلەرگە مەنپەئەت يەتكۈزۈش، ئۇلارغا يەتكەن ئەزىيەتنى توسۇپ قېلىش

ئۇچۇن ئىشلىتىشتە چوقۇم ئىخلاسمەن، پاك ـ دىيانەتلىك بولۇش، ياردەمنى ھەرگىزمۇ ھەدىيە ياكى ئۆزىگە كېلىدىغان مەنپەئەت بەدىلىگە قىلماسلىقى كېرەك، بولمىسا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىكى ئەجرىنى قولدىن بېرىپ قويىدۇ، هارامنى يېگەن بولىدۇ.

**902ـ سۇئال: ئىسلامي قېرىنداشلىقنى ساقلاپ قېلىشتا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار**

1.قېرىنداشلىق ئەدەبلىرى ۋە شەرتلىرىگە زىت كېلىدىغان بولغاچقا ئىسلام دىنى نۇرغۇن ناچار ئەخلاقلارغا قارشى كۈرەش قىلغان سەپلەرنى تۈزەشتە ئىسلامى قېرىنداشلىق مەقسەت قىلىنىدۇ.

«مۆئمىنلەر ھەقىقەتەن (دىندا) قېرىنداشتۇر، (ئۇرۇشۇپ قالسا) قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئارىسىنى تۈزەڭلار، رەھمەتكە ئېرىشىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھتىن قورقۇڭلار.» [سۈرە ھوجۇرات 10]

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ـ بىرىڭلارنى تاشلىۋەتمەڭلار، بىر ـ بىرىڭلارغا تەتۈر قاراشماڭلار، ئاداۋەتلەشمەڭلار ۋە ھەسەت قىلىشماڭلار، ھەممىڭلار اللەنىڭ قېرىنداش بەندىلىرىدىن بولۇڭلار. مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ئاداۋەت تۇتۇشى دۇرۇس ئەمەس. (تىرمىزى: 1935)

2. ئىسلام دىنى بۇ قېرىنداشلىقنىڭ ساپلىقنى بۇزىدىغان ھەرقانداق ئىشنى مەنئىي قىلىدۇ، ھەتتا مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىنى چۆچۈتىشىمۇ دۇرۇس بولمايدۇ. مۇسۇلمانلارغا ئەزىيەت يەتكۈزۈش ياكى بوزەك ئېتىشكە سەۋەب بولۇش ئېھتىمالى بولغان ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىش گۇناھ ھېسابلانغان يەردە ئازار يەتكۈزۈش ياكى بوزەك ئېتىش قانداقمۇ گۇناھ ھېسابلانمىسۇن؟!

3. ئۇندىن باشقا ئىسلام دىنى ئۆزئارا كىبىر قىلىشتىن، ئۆزىدىن مەغرۇرلىنىشلارنى چەكلەپ بۇ قېرىنداشلىقنى تېخىمۇ كۈچەيتتى، شۈبھىسىزكى ئۆزلىرىنىڭ ئاتا بىر، دىنى بىر قېرىنداش ئىكەنلىكلىرىنى سەزگەن قېرىنداشلار دۇنيا مەنپەئەتىنى دەپ دۈشمەنلەشمەيدۇ، ئۇلۇغلۇقنىڭ تەقۋادارلىققا مەنسۇپ ئىكەنلىكىنى، تەقۋادارلىقنىڭ قەلبتە، ئاللاھ ئۈچۈن بولۇپ ئۇنىڭ سىرىنى ھېچكىم بىلمەيدىغانلىقنى چۈشىنىپ يەتكەن خەلقلەر ناھەق ھالدا مەغرۇرلانمايدۇ.

4. قېرىنداشلىققا تەسىر يەتكۈزىدىغان ئىشلارنىڭ يەنە بىرسى بىر ـ بىرىنى كۆزگە ئىلماسلىق ۋە مەسخىرە قىلىشتىن ئىبارەت. بۇنداق قىلمىشنى نادانلىق ۋە غاپىللىق پاتقىقىغا پېتىپ قالغان كىشىلەر سادىر قىلىدۇ. چۈنكى ئاجىزلار مەسخىرە قىلىنماسلىقى بەلكى باش ئۈستىدە كۆتۈرۈلۈپ ئېلىپ مېڭىلىشى، ئېزىپ قالغانلار ھاقارەت قىلىنماي يېتەكلىنىشى زۆرۈر.

«ئى مۆئمىنلەر! بىر قەۋم يەنە بىر قەۋمنى (يەنى بىر جامائە يەنە بىر جامائەنى، بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنى) مەسخىرە قىلمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغان قەۋم (ئاللاھنىڭ نەزىرىدە) مەسخىرە قىلغۇچى قەۋمدىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن، سىلەرنىڭ ئاراڭلاردىكى ئاياللارمۇ ئۆزئارا مەسخىرە قىلىشمىسۇن، مەسخىرە قىلىنغۇچى ئاياللار (ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا) مەسخىرە قىلغۇچى ئاياللاردىن ياخشىراق بولۇشى مۇمكىن. » [سۈرە ھوجۇرات 11]

5. ئىسلام دىنى ئومۇمي قېرىنداشلىقنى ساقلاش، ساختا پەرقلەرنى تۈگىتىش ئۈچۈن قوللانغان ئۇسۇللارنىڭ يەنە بىرى مۇسۇلمانلارنىڭ قانلىرىنىڭ، ھەق ـ ھوقۇقلىرىنىڭ ئوخشاش ئىكەنلىكى، نەسەب بىلەن پەخىرلىنىشنىڭ خاتا ئىكەنلىكى، بىرسى يەنە بىرسىدىن ئۆزى تىرىشىپ قولغا كەلتۈرگەن ئالاھىدىلىك بىلەن ئۈستۈن تۇرىدىغانلىقى، كىمكى ئۇلۇغ ئىشلارنى تىرىشىپ قولغان كەلتۈرۈش بىلەن ئىمتىياز ھاسىل قىلمىسا ئاتا ـ بوۋىلىرى گەرچە ئاخىرەتنىڭ پادىشاھلىرى بولۇپ كەتكەن تەقدىردىمۇ ئۇلارنى قۇتۇلدۇرۇپ قالالمايدىغانلىقنى تەكتلەشتىن

ئىبارەت.

6. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلار ئوتتورىسىدا، قەۋم ـ قېرىنداشلىق قانداق بولۇشىدىن قەتئىنەزەر ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىقنى ساقلاپ قېلىشى ئۈچۈن قەبىلىۋازلىق ۋە گۇرۇھۋازلىق خاھىشلىرىنى بىتچىت قىلدى، كىشىنىڭ ۋەتىنى، قەۋمىنى ياخشى كۆرۈشى تەبىئىي ئەھۋال بولسىمۇ لېكىن ئۇ پەرۋەردىگارىنى، ئەخلاق ـ پەزىلەتلىرىنى ئۇنۇتۇشقا سەۋەب بولۇپ قالسا بولمايدۇ.

**903ـ سۇئال: ئىسلام قېرىنداشلىقى دىگەن نىمە؟**

قىسقىسى، ئىسلام قېرىنداشلىقى دېگىنىمىز، ئىسلام دىنىغا ئىخلاس قىلىش، ئىسلام يولىدا مېڭىش، ئىسلام هۆكۈملىرىگە ئەمەل قىلىش، خۇسۇسىي، ئاممىۋى ئالاقىلارنى ئىسلام روهى بىلەن باشقۇرۇش، دۇچ كەلگەن مەسىلىلەردە ئىسلامدىن پەتىۋا سوراش، قالغان چۇقان ـ سۈرەنلەرگە قارىماي ئالغا ئىلگىرىلەش دېمەكلىكتۇر.

**904ـ سۇئال: ئىتتىپاقسىزلىقنىڭ سەۋەبى**

ئىسلام شەرىئەتلىرىدە شەخس ئۈممەتنىڭ ۋۇجۇدىنىڭ ئايرىلماس بىر قىسمى بولۇپ هېسابلىنىدۇ، خۇددى ئورگانىزىمغا قانداق ئوزۇقلۇق بولسا هەرقايسى ئەزالىرى خالىسۇن، خالىمىسۇن ئۇنى قوبۇل قىلغىنىغا ئوخشاش ئىسلام شەرىئەتلىرىدە ئومۇمىي خەلق ئورتاق نەزەرگە ئېلىنغان ئىلاهى چاقىرىق بۇ خىل ئورۇنلاشتۇرۇلۇشنى تېخىمۇ روشەن قىلىپ بېكىتىپ بەردى، بۇيرۇق ـ توسۇقلار پەقەت بىر شەخسكىلا قارىتىلغان بولماستىن بەلكى ئۇ پۈتۈن جامائەتنى ئورتاق ئەدەبلەش ۋە يېتەكلەشنى مەقسەت قىلغان ئەنە شۇ كۆپچىلىككە قارىتىلغان ئورتاق دەرسنى هەممەيلەن ئاڭلاپ نەسىهەت ئالىدۇ، قۇرئان ۋە سۈننەتتىكى شەرىئەتنىڭ يۈلۈنىشى مانا مۇشۇنداقتۇر. ئاللاھ بىرلا دىننى نازىل قىلىپ بارلىق كىشىلەرنى ئوخشاش بولغان بىر يولغا يېتەكلەش ئۈچۈن پەيغەمبەرلەرنى ئۇدا ئەۋەتتى، دىندا تەپرىقىچىلىق قىلىش، ئىختىلاپلىشىشلارنى ئۇلارغا ئەزەلدىن هارام قىلدى. لېكىن هەرخىل هاۋايى ـ هەۋەسلەر سەۋەبلىك بۇ ئۇلۇغ نەسىهەتلەر زورىغا ئۇنۇتۇلدى. ئۇلۇغ ئىلاهى مىراس ئىنكار قىلىندى. نەتىجىدە كىشىلەر تۈرلۈك گۇرۇهلارغا بۆلۈنۈپ هەربىر گۇرۇھ يەنە بىر گۇرۇهقا هىيلە ۋە يامانلىق ئويلايدىغان بولدى.

چۈشەنچە ۋە كۆز ـ قاراشلارنىڭ ئوخشىماسلىقى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس، بىراق بۇ ئىتتىپاقسىزلىقلارنىڭ سەۋەبى ئەمەس بەلكى ئىتتىپاقسىزلىق ئۆزلىرىنىڭ يوشۇرۇن هاۋايى ـ هەۋەسلىرىنى قاندۇرۇش ئۈچۈن پەيدا قىلغان كۆز ـ قاراشلار ۋە تەپەككۇرلىرىنىڭ ئوخشىماسلىقىدىن كېلىپ چىققان. شۇ سەۋەبتىن هەقىقەت ئۈستىدە ئىزدىنىش ئىلىم بىلەن پەقەت مۇناسىۋەتى بولمىغان بىر خىل بىغەرەزلىككە ئايلىنىپ قالغان.

ئەگەر ئالىملار بىر ـ بىرىنى بېسىش، رىياخورلۇق، ئۈستۈنلۈككە ئېرىشىش ۋە بايلىققا ئېرىشىش قاتارلىق خاهىشلاردىن يىراق بولغان هالدا ساپ دىللىق بىلەن هەقىقەتنى ئىزدىگەن بولسا تارىخنى ئارازىلىق ۋە خاپىلىقلار بىلەن توشقۇزىۋەتكەن ئاشۇ تالاش ـ تارتىشلار يۈز بەرمىگەن بولاتتى.

بىر قىسىم مەسىلىلەر گەرچە ئاددىي بولسىمۇ لېكىن سىياسىي مەنپەئەت بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولغاچقا ئۇ توغرىسىدا كۆپ ئىختىلاپ قىلىنغان. ئەمما يەنە بىر قىسىم مەسىلىلەر گەرچە مۇهىم بولسىمۇ لېكىن ئۇنىڭ نەتىجىسى پەقەت نەزەرىيىدىن ئىبارەت بولغاچقا شۇ پېتى تاشلاپ قويۇلغان، مۇنازىرە ئېلىپ بېرىلمىغان.

### 905ـ سۇئال: تەۋھىد كەلىمىسى ـ ئىتتىپاقلىقنىڭ دەرۋازىسىدۇر

شۈبھىسىزكى، قەلبلەر ۋە سەزگۈلەرنىڭ ماسلىشىشى، غايە ۋە ئۇسۇللىرىنىڭ بىردەكلىكى ئىسلام تەلىماتلىرىنىڭ ئەڭ روشەن بىر تەرىپى ۋە ئىخلاسمەن مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ ئېسىل خىسلەتلىرىنىڭ بىرىدۇر. شەكسىزكى، سەپلەرنىڭ، سۆزلەرنىڭ بىردەكلىكى ئۇممەتنىڭ مەۋجۇتلىقى، ۋەزىپىسىنىڭ مۇۋەپپەقىيەتلىك بولۇشى ئۈچۈن پۇختا ئاساستۇر. تەۋھىد كەلىمىسى ئىسلامنىڭ دەرۋازىسى بولۇپ ئۇ ئىتتىپاقلىقنىڭ مەۋجۇتلۇقى ۋە گۈللىنىشىنىڭ سىردۇر. ئاللاھ بىلەن يۈزىمىز يورۇق ھالدا مۇلاقات بولۇشنىڭ تۈنجى كاپالىتىدۇر.

گەرچە ئەمەلنىڭ ماھىيىتى ۋە شەكلى ئوخشاش بولسىمۇ يالغۇز ئادا قىلىنغان بىلەن باشقىلار بىلەن بىرگە ئادا قىلىنغان چاغدىكى بېرىلىدىغان ئەجىر زور دەرىجىدە پەرقلىنىدۇ. مۇسۇلمان يالغۇز ئادا قىلغان بامداتنىڭ ئىككى رەكئىتى ياكى پېشىنىنىڭ بىر قانچە رەكئىتى بىلەن جامائەت بىلەن ئادا قىلغان بامدات ياكى پېشىنىنىڭ رەكئەت سانى ئوخشاش ئازىيىپ قالغىنى ياكى كەملەپ قالغىنى يوق، شۇنداق تۇرۇقلۇق ئەگەر ئۇنى ئاللاھنىڭ ئالدىدا باشقىلار بىلەن بىرگە تۇرۇپ ئادا قىلسا ئىسلام دىنى ساۋابىنى 20 نەچچە ھەسسە بەلكى ئۇنىڭدىنمۇ كۆپرەك ھەسسىلەپ بېرىدۇ.

بۇ مۇسۇلماننى بېكىنمىلىكنى تاشلاپ جامائەت بىلەن بىرگە بولۇشقا، يالغۇزلۇقنى تاشلاپ ئۇممەت ئىچىگە سىڭىپ كىرىشكە كۈچلۈك دەرىجىدە ئۈندىگەنلىكتۇر، شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنى مۇسۇلماننىڭ ئۆزى بىلەنلا چەكلىنىشىنى، تەپەككۇرى ۋە سېزىمىدا ئايرىم بولۇۋېلىشىنى، ئۆز مەنپەئەتىگىلا كۆڭۈل بۆلۈپ، كۆپچىلىكنىڭ مەنپەئەتىدىن ئۆزىنى قاچۇرۇشنى يامان كۆرىدۇ.

مۇسۇلماننىڭ ئۆزى ياشاۋاتقان جەمئىيەت بىلەن ئارىلىشىشى ئۈچۈن ئاللاھ كۈندىلىك بەش ۋاخ نامازنى جامائەت بىلەن ئوقۇشنى يولغا قويدى ۋە قاتنىششقا رىغبەتلەندۈردى، ئاندىن كېيىن كىچىك يېزا ياكى مەھەللە خەلقىنى ھەپتىدە بىر قېتىم جۈمە نامىزى ئۈچۈن جەم بولۇشقا بۇيرىدى، ئاندىن كېيىن ھېيت نامىزىدىن ئىبارەت تېخىمۇ چوڭ يىغىلىشقا چاقىردى، ئورنىنى شەھەر سىرتىدىكى كەڭ بوش ئورۇنغا ئورۇنلاشتۇردى، ئېرىشىدىغان مەنپەئەت، ئالىدىغان ياخشىلىقنىڭ كۆپ بولۇشى ئۈچۈن بارلىق ئەر ـ ئاياللارنى، ھەتتا ھېيىزدار ئاياللارنىمۇ قاتنىششقا بۇيرۇدى، تېخىمۇ چوڭ يىغىلىشنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن مەلۇم ۋاقىت، مەلۇم ئورۇندا پۈتۈن دۇنيا مۇسۇلمانلىرىنىڭ بىر يەرگە جەم بولۇپ ھەج قىلىشنى پەرز قىلدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايرىمچىلىق ۋە بۆلگۈنچىلىكنىڭ ئاقىۋىتىدىن ئىنتايىن قاتتىق ئاگاھلاندۇراتتى، مەيلى سەپەردە ياكى يۇرتىدا بولسا ئۆم ـ جامائەت بولۇشقا، ئىتتىپاق بولۇشقا تەۋسىيە قىلاتتى.

ھەقىقەت كىشىلەرنى جەملىمىسە زالالەت ئۇلارنى ئايرىۋاتىدۇ. ئەڭ رەھىمدىل ئاللاھقا ئىبادەت قىلىش ئۇلارنى بىرلەشتۈرمىسە، شەيتانغا چوقۇنۇش ئۇلارنى تىرە ـ پىرەڭ قىلىۋىتىدۇ. ئاخىرەت نېئمىتى ئۇلارنى ئازۇ ـ ئارمانغا سالمىسا دۇنيانىڭ ھوزۇرىنى دەپ جېدەللىشىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ئۆزئارا جەڭگى ـ جېدەل قىلىشىش قاراڭغۇلۇقتا تولغان جاھىلىيەتنىڭ ئاسارەتلىرىدىن، ئىمانسىز كىشىلەرنىڭ ئادەتلىرىدىندۇر. يەنى بۇنداق قانلىق جەڭگى ـ جېدەل بولسا ئۆز ئىچىدىن بىر ـ بىرى بىلەن ئۇرۇشىدىغان گۇرۇھلارغا بۆلۈنىدىغان كاپىرلارنىڭ ئىشىدۇر.

### 906ـ سۇئال: دوستلۇقنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى

دوستلۇقنىڭ روھى ۋە ئەقلىي جەھەتتە چوڭ تەسىرى بار. ئۇ جامائەتنىڭ ئىلگىرىلىشى ياكى ئارقىدا قېلىشى، جىددىيلىشىشى ياكى خاتىرجەملىكى بىلەن زىچ مۇناسىۋەتلىك. ئىسلام دىنى

بۇنداق ئاللاھقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن، بۇ خىل ئاللاھ خالىس ئاللاھ رىزالىقى ئۈچۈن بولغان بولسا ئاللاھ ئۇنى قوبۇل قىلىدۇ ۋە راۋاج بېرىدۇ، ئۇنداق بولمىغاندا ئىگىلىرىگە قايتۇرىلىدۇ.

شۈبھىسىزكى ئىسلام دىنى خۇددى يۇقىرىدا سۆزلەپ ئۆتكىنىمىزدەك ئىتتىپاقلىق، بىرلىك دىنىدۇر. كىشىلەر بىلەن تونۇشۇش، ئۇلار بىلەن ئارىلىشىپ ئۆتۈش دېگەنلەر ئىسلام دىنى تەلىماتلىرىدا ناھايىتى يۇقىرى سالماقنى ئىگىلەيدۇ. ئۇ خەلقنى يالغۇز ياشاشقا ۋە ھاياتلىق ئىشلىرىدىن قېچىشقا دەۋەت قىلغىنى يوق، مۇسۇلماننىڭ ۋەزىپىسىنىڭ ھويلىدا يالغۇز ئۆتۈش ياكى ئىبادەتخانىدا يالغۇز ئىبادەت قىلىش بىلەن ئادا بولىدىغانلىقىنى بەلگىلىگەنمۇ ئەمەس، ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس. ئاللاھ بۇنداق بېكىنمىچى، ئاجىزلارغا يۇقىرى مەرتىۋىلەرنى ئاتا قىلمايدۇ.

يەھيا ئىبنى ۋەسساب بىر مۆتىۋەر ساھابىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: كىشىلەرگە ئارىلىشىپ، ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلغان مۇسۇلمان، كىشىلەرگە ئارىلاشمايدىغان، ئۇلارنىڭ ئەزىيەتلىرىگە سەۋر قىلالمايدىغان مۇسۇلماندىن ياخشىدۇر. (تىرمىزى: 2507)

چۈنكى ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ ئۇلۇغ دىنى پائالىيەتلەرنى ئادا قىلىش ئۈچۈن بىر يەرگە جەم بولۇپ، ئۆزئارا ھەمدەم بولۇشلىرىنى، شۇ پائالىيەتلەرنىڭ پاك مۇھىت، ساپ دوستلۇق ۋە چوڭقۇر ئىخلاسمەنلىك، كۆيۈنۈش تۇيغۇلىرىغا ئىگە بولۇشلىرىنى بەكمۇ ئۈمىد قىلىدۇ. مۇسۇلماننىڭ جەم بولغان قېرىنداشلىرى قانچە كۆپ بولسا ئاللاھنىڭ ئۇنىڭغا ئاتا قىلىدىغان بەرىكەتلىرىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ

**907ـ سۇئال: قانداق ئەھۋالدا جامائەتتىن ئايرىلىپ ئايرىم ياشاشقا يول قويۇلىدۇ؟**

ھالبۇكى، بېكىنمىچىلىك، دوستلۇق، ئۆزئارا ئالاقە قاتارلىقلار نۇرغۇن ئىشلار بىلەن مۇناسىۋەتلىك بولىدۇ. بېكىنمىچىلىك، جامائەتكە ئارىلاشماسلىق خەلقنى ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇپ، يامان ئىشلاردىن توسۇش پۇرسىتىنى كەتكۈزۈپ قويىدۇ، ئىسلام مۇداپىئەسىنى ئاجىزلاشتۇرىدۇ، ئۇ ھېچقانداق ئۆزرە قوبۇل قىلىنمايدىغان گۇناھدۇر.

كىشىلەرنىڭ مىجەز ـ خاراكتېرى خىلمۇخىل بولىدۇ، بەزىلىرى ئاممۇۋى سورۇنلارغا بېرىشقا ئامراق بولىدۇ، ئۇنىڭ ئۇستىگە ئەتراپىدىكىلەر بىلەن تېز چىقىشىپ كېتىدۇ، ھەتتا دوستلىشىپمۇ بولىدۇ، يەنە بەزى كىشىلەر ئاممۇۋى سورۇنلارغا ئاز بارىدىغان ياكى بارمايدىغان بولغاچقا ياتسىراپ قالىدۇ، ئەتراپىتىكىلەر بىلەن ئەركىن ـ ئازادە پاراڭلىشالمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن قورۇنۇش ئىلكىدە ئەتراپىتىكىلەرگە باشقىچە كۆز بىلەن قارايدۇ، گەرچە باشقىلار ئۇچرىششنى ئۈيلىغان بولسىمۇ ئۆزىنى قاچۇرۇپ يۈرۈيدۇ.

ئىسلام دىنى بۇ ئىككى خاراكتېردىكى كىشىلەرگىمۇ مۇۋاپىق يول كۆرسەتكەن. ئىسلام دىنى شەھەر مالىمانچىلىق بولۇپ، خەلقى دۇنياغا زىيادە بېرىلىپ ئەخلاق ـ پەزىلەتلەر چەمبىرىكى بۇزۇلغان بولسا، قول بىلەن، ئامال بولمىغاندا تىل بىلەن، يەنە ئامال بولمىغاندا قەلب بىلەن قارشى تۇرۇش ۋە قارشى تۇرۇشقا پۇرسەت بولمىغاندا بۇنداق بۇزۇق ۋەزىيەتتىن، پىتنە ـ پاساتلاردىن ئايرىلىشنى دۇرۇس قىلدى. تىل بىلەن ئۆزگەرتىش ئىمكانىيىتى بولسا ئۇنداقتا پىتنە ـ پاساتتىن ئايرىلىش چەكلىنىدۇ، پىتنە ـ پاساتتىن قېچىش باشقا چارە ـ ئامال قىلالمىغان ئاجىزلارنىڭ ئىشى بولۇپ بىرەر ۋاستە بىلەن پىتنە پاساتنى پەسەيتىش ئىمكانىيىتى بولسا، خۇددى يۇقىرىدا دېيىلگەندەك ئايرىلىشنىڭ ئۆزى چوڭ گۇناھدۇر. دېمەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ

تۆۋەندىكى ھەدىسنى يۇقىرىقى بايانلىرىمىزنىڭ نۇرى ئاستىدا ئاندىن چۈشىنىش مۇمكىن.

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ساھابىلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: ئى رەسۇلۇللاھ! قانداق كىشى ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە يولىدا جېنى ۋە مېلى بىلەن جىھاد قىلغان مۇئمىن، دەپ جاۋاب بەردى. ئۇلار: ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللەتىن قورقۇپ، ئىنسانلارغا زىيىنىم تەگمىسۇن دەپ، ئۇلارنى تاشلاپ، تاغ جىلغىلىرىدىن بىرىدە ياشىغان مۇئمىن، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 2786)

دېمەك، پىتنە ـ پاساتنى ئۆزگەرتىشكە پەقەت ئىمكانىيەت بولمىسا ئۆزىنىڭ دىن ـ دىيانىتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئايرىلىش ئارقىلىق قارشىلىقنى بىلدۈرگەن كىشىنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكى سۆزلەنگەن.

### 908ـ سۇئال: دوسلۇقنىڭ شەرتى

ئىنسان دوستلار بىلەن ئارىلىشىش ۋە ئايرىلىپ ئۆتۈشنى مۇۋاپىق تەڭشەپ، ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن قولغا كېلىدىغان ئىشلاردا ئۆزئارا ھەمكارلىشىشى، بولمىسا ۋاقتنى ئىسراپ قىلماسلىقى كېرەك، دېمەك دوستلار بىلەن بىرگە بولۇش، ۋاقتنى ئوغرىلايدىغان توزاققا ئايلىنىپ قالسا بولمايدۇ.

دوستلۇق ئاللاھ رازىلىقى، ئىمان، ئېتىقاد ئۈچۈن خالىس بولۇشى، ئىمان ئۈچۈن دوستلىشىشى، ئىمان ئۈچۈن ئايرىلىشى لازىم، قوي پادىلىرى سۇ مەنبىئىگە توپلانغانغا ئوخشاش ئىنسانلارمۇ مەلۇم بايلىق ئۈچۈن جەم بولسا گەرچە ئۇلارنىڭ ئارىسىدا مۇستەھكەم ئالاقە ئورنىتىلغان بولسىمۇ بۇ خىل ئالاقە ھەقىقەت ئۈچۈن بىر ـ بىرىگە كۆيۈنۈش، ھەمكارلىشىش ئاساسىدا بارلىققا كەلگەن ئالاقىگە تۈپتىن ئوخشىمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى ساپ دوستلۇقنى قەدىرلەپ، پۈتۈن مۇئمىنلەرنى ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن دوستلىشىش ۋە دوستلۇقنى داۋاملاشتۇرۇشقا رىغبەتلەندۈردى ۋە ئالىي دەرىجىلەرنى ۋەدە قىلدى.

### 909ـ سۇئال: ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش، ئاللاھ ئۈچۈن يامان كۆرۈشنىڭ مەنىسى

ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش، ئاللاھ ئۈچۈن دوست تۇتۇش ئىشى ھەممە ئادەمگە نېسىپ بولىۋەرمەيدۇ، ئىنسان دەسلەپتە پەرۋەردىگارىنى ھەقىقىي يوسۇندا تونۇشى، ئاندىن كېيىن بۇ تونۇش تېخىمۇ كۈچىيىپ ئاللاھتىن باشقا ھەممە نەرسىنى قۇربان قىلالايدىغان دەرىجىگە يېتىش، ئاندىن كېيىن ئاللاھنىڭ زاتىنى ياخشى كۆرۈپ، ئاللاھ ئۈچۈن ئىشلەشنى ئەۋزەل بىلىدىغان دەرىجىگە يېتىش كېرەك. ئەنە شۇ چاغدا ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش، ئاللاھ ئۈچۈن يامان كۆرۈش مۇقامىغا يېتەلەيدۇ.

ئاللاھ ئۈچۈن ياخشى كۆرۈش ئىماننىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىسى بولغانلىقى، ئۇنىڭ مېۋىسى پەقەت ئىخلاسمەنلىك ھارارىتى بىلەن تاۋلانغان كىشىلەردىلا ئاشكارا بولىدىغانلىقى ئۈچۈن بۇ خىل ياخشى كۆرۈشنىڭ تېشىشى ئالىي مۇكاپاتلىنىشقا تېگىشلىك ساپ ۋە مۇكەممەللىكنىڭ ئالامىتى ھېسابلىنىدۇ.

### 910ـ سۇئال: دوستلۇقنىڭ شەرتلىرى

1.دوست دوستىغا چوڭ تەسىر كۆرسىتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن ھەربىر ئادەم دوست بولۇشماقچى بولغان كىشىلەرنىڭ ئەسلى ـ ۋەسلىنى ئوبدان تەكشۈرۈپ كۆرۈپ خاتىرجەم بولغاندىن كېيىن

دوستلىشىشى كېرەك. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىشى دوستىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرايدۇ، شۇڭا كىم بىلەن دوست بولۇشقا دىققەت قىلىڭلار. (تىرمىزى: 2378)

2. دوستلاشقان كىشىلەر مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلىشى ھەق ـ ھوقۇقنى ساقلاشقا ياردەم بېرىپ يامانلىق ۋە ھارام يوللاردىن چەكلەيدىغان ئادەملەر بولسا ئۇلارنىڭ قوللىرىنى چىڭ تۇتۇپ دوستلۇقنى ساقلاش كېرەك. شۈبھىسىزكى، ئۇلۇغ دوست دوستىنى دۇنيادا مۇۋەپپەقىيەتكە، ئاخىرەتتە نىجاتلىققا باشلايدۇ. ئالدانغان ئەقىلسىز دوست دوستىغا پەقەت شۇملۇق ئېلىپ كېلىدۇ. نۇرغۇن كىشىلەر ئەنە شۇنداق يامان دوست تۈپەيلى ئاخىرى ئېغىر پۇشايمان تارتقان ۋە ھالاك بولغان، ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «شۇ كۈنى زالىم (يەنى كاپىر) ئىككى قولىنى چىشلەپ: ‹ئىسسىت! پەيغەمبەر بىلەن (نىجاتلىق) يولىنى تۇتسامچۇ، ئىسسىت! پالانىنى دوست تۇتمىغان بولسامچۇ؟ قۇرئان ماڭا يەتكەندىن كېيىن، ئۇ (يەنى پالانى) مېنى قۇرئاندىن، شەك ـ شۈبھىسىزكى ئازدۇردى› دەيدۇ، شەيتان ئىنساننى ‹ئازدۇرۇپ بولۇپ› تاشلىۋېتىدۇ.» [ سۈرە پۇرقان 27ـ29]

خاراكتېر، خاراكتېرنى قوبۇل قىلىدۇ، ئىنسان ھەمراھى ماڭغان يولغا تېزلا ماڭىدۇ، خۇددى يۇقۇملۇق كېسەل تەنگە يۇققانغا ئوخشاش ئەخلاق خاراكتېرگە يۇقىدۇ، سورۇندىكىلەرنىڭ كۆتۈرەڭگۈ روھى سورۇننى باشقۇرغۇچىنىڭ كۆتۈرەڭگۈ روھىدىن كېلىدۇ.

3. دوستلۇق كۈچلۈك ئەقىدە ۋە ياخشى ئەمەللەر ئاساسىدا بارلىققا كەلگەن بولۇشى كېرەك، تۆۋەندىكى ھېكمەتتە ئېيتىلغان كىشىلەرلا مۇناسىۋەتنى ياخشى داۋاملاشتۇرالايدۇ، دۇنيا ۋە ئاخىرەتكە بولغان مايىللىقنى تەڭشىيەلەيدۇ: كىشىلەرگە مۇئامىلە قىلغاندا زۇلۇم قىلمىغان، گەپ قىلغاندا يالغان ئېيتمىغان، ۋەدە قىلغاندا خىلاپلىق قىلمىغان ئادەم ئادىمگەرچىلىكى كامالەتكە يەتكەن، ئادىللىقى ئايان بولغان، قېرىنداش بولۇشقا تېگىشلىك بولغان كىشىلەر قاتارىدىندۇر.

4. ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن ئورنىتىلغان دوستلۇق پەقەت ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش بىلەن داۋاملىشالايدۇ. ئىككى دوستنىڭ مۇناپىقلىقى ۋە بۇزۇقچىلىقتىن يىراق تۇرۇشى بىلەن پاكلىنالايدۇ، ئەگەر ئۇلارنىڭ بىرسىنىڭ ياكى ھەرئىككىسىنىڭ ھەركىتىگە گۇناھ ئىشلار سىڭىپ كىرگەن بولسا ئۇنداقتا قەلبلەر ئۆزگىرىپ كېتىدۇ، مېھرى ـ مۇھەببەت قۇرۇپ كېتىدۇ.

5. دوستلار ئارا ئالاقىنىڭ تېخىمۇ راۋانلىقنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ھەربىر ئادەم دوستىغا ئۆزىنىڭ ئۇنى ياخشى كۆرىدىغانلىقى ۋە ئىززەتلەيدىغانلىقىنى ئېيتىپ قويۇشى لازىم. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر كىشى بىر قېرىندىشىنى ياخشى كۆرسە، ئۆزىنىڭ ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى ئۇ قېرىندىشىغا بىلدۈرسۇن!. (ئەبۇ داۋۇت: 5124)

6. شەكسىزكى، مىجەز ـ خاراكتېر ۋە ئوي ـ پىكىرنىڭ ئوخشاش بولۇشى دوستلۇق ئورنىتىش ۋە ئالاقىنى چىڭىتىشتا ئىنتايىن مۇھىم رول ئوينايدۇ. ھېكمەتتە «سېنىڭ ئاناڭ تۇغمىغان نۇرغۇن قېرىنداشلىرىڭ بولۇشى مۇمكىن» دېيىلگىنىدەك بەزىدە ئادەم ھايات قايناملىرىدا شۇنداق كىشى بىلەن ئۇچرىشىپ قالىدۇكى خۇددى تونۇشقىلى ئۇزۇن بولغان قەدىناسلاردەك ئۇنىڭ بىلەن تېزلا چىقىشىپ كېتىدۇ.

ئەمما بۇ خىل كۆڭۈل مايىللىقى ئەقىدىنىڭ ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدا ئېلىپ بېرىلىش كېرەك. ئەنە شۇ ھۆكۈمرانلىق بولغاندىلا مۆئمىن پەقەت ياخشىلارنى دوست تۇتۇپ يامانلارنى يامان كۆرىدىغان بولغانلىقى ئۈچۈن ئارىلىق يىراق بولغان ياكى ۋاقىت ئۇزۇن بولغان سەۋەبتىن ئەزەلدىن كۆرۈپ

باقمىغان كىشىلەرنى ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرىدۇ. مەيلى يۈرتتا ياكى سەپەردە بولسۇن ئەزەلدىن ئارىلىشىپ باقمىغان كىشىلەرنى يامان كۆرىدۇ، قەلبىنىڭ بۇنداق خالىس يۈزلىنىشى كىشىنى دەرىجىمۇ دەرىجە يۇقىرى كۆتۈرىدۇ.

7.ئىسلام دىنىنىڭ دوستلۇقتىكى بەلگىلىمىلىرىنىڭ بىرى شۇكى، ئۇزئارا يوقلاش ھەرقانداق غەرەزدىن خالىي، ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن خالىس بولۇشى لازىم. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ھەر قانداق ئادەم بىر كېسەلنى كەچتە يوقلاپ بارسا، ئۇ ئادەم بىلەن يەتمىش مىڭ پەرىشتە بىرگە بېرىپ، تاڭ ئاتقىچە ئۇ ئادەم ئۈچۈن ئىستىغپار ئېيتىپ تۇرىدۇ ۋە جەننەتتە بىر ئۆي ياسىلىدۇ. ئەگەر ئەتىگەندە يوقلاپ بارسا، ئۇ ئادەم بىلەن يەتمىش مىڭ پەرىشتە بىرگە چىقىپ، كەچ بولغىچە ئۇ ئادەم ئۈچۈن ئىستىغپار ئېيتىپ تۇرىدۇ ۋە ئۇ ئادەم ئۈچۈن جەننەتتە بىر ئۆي ياسىلىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 3098، تىرمىزى)

8. مۇسۇلمان پۈتۈن خەلققە مەنپەئەت يەتكۈزۈشنى ياخشى كۆرسىمۇ لېكىن ئۇ دوستلىرىغا مەنپەئەت يەتكۈزۈشنى بەكرەك ياخشى كۆرىدۇ ئۇلارغا يەتكەن ياخشىلىقتىن بەكرەك خۇشاللىنىدۇ، چوقۇمكى پۇل ـ مال بىلەن دوست بۇرادەرلىرىنى ياد ئېتىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دوستلار ئارا سوۋغا بېرىشىشنى تەۋسىيە قىلىپ: «ھەدىيە قىلىشىڭلار، چۈنكى ھەدىيە كۆڭۈل غەشلىكىنى كەتكۈزىدۇ» دېگەن. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەدىيەنى قوبۇل قىلاتتى ۋە ئۆزىمۇ ئۇنىڭ بەدىلىگە مۇۋاپىق شەكىلدە ھەدىيە بېرەتتى. (بۇخارى: 2585)

9. ئىسلام دىنى كىشىگە خۇددى ئاتا ـ ئانىسى، قېرىنداشلىرى ۋە يېقىن تۇغقانلىرىنىڭ تائامىدىن يېيىشنى دۇرۇس قىلغىنىدەك دوستىنىڭ تائامىدىن يېيىشنىمۇ دۇرۇس قىلدى: «(ئى ئىنسانلار!) سىلەر ئۆز ئۆيلىرىڭلاردا (يەنى ئەرلىرىڭلارنىڭ، ئاياللىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە) ئاتىلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، ئانىلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، قېرىنداشلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، ھەمشىرەڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە، يا ئاكاڭلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە ئاكاڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە يا ئاناڭلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، يا ئاناڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە، يا سىلەر ئاچقۇچىنى باشقۇرىدىغانلارنىڭ ئۆيلىرىدە (يەنى ئۆي ئىگىسى سىرتقا چىقىپ كېتىپ، ئۆي بىلەن ئاچقۇچىنى سىلەرگە تاپشۇرغانلارنىڭ ئۆيلىرىدە) يا دوستلىرىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە (ئىجازەتسىز) بىرەر نېمە يېيىشىڭلار گۇناھ يوقتۇر.» [سۈرە نۇر 61]

10. دوستلۇقنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرى چوڭ بولغانلىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭغا ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن. ئەبۇ سەئىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغان: مۇئمىندىن باشقىسى بىلەن دوست بولما، تامىقىڭنى تەقۋاداردىن باشقىسى يېمىسۇن!. (تىرمىزى: 2395)

## 911ـ سۇئال: ھەقىقى شان ـ شەرەپ ئىگىسى كىم؟

بەندىلەرنىڭ ئالدىدا ئۆزىنى چوڭ تۇتۇش بەندىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىنىڭ سۈپىتى. پەرۋەردىگار ئۇلارنى نۇقسانسىز ياراتقان، تەقدىرىنى بەلگىلەپ يول كۆرسەتكەن. ئۇ زاھىر بولسا ھەممىنى تىزگىنلەيدۇ، ئاشكارا بولسا ئۇنىڭ ئۇلۇغلىقىنىڭ نۇرىدىن كىشىلەرنىڭ قەلبلىرى ئۆز ئورنىدىن قوزغىلىپ كېتىدۇ: «جىمى ھەمدۇسانا ئاسمانلارنىڭ پەرۋەردىگارى، زېمىنىنىڭ پەرۋەردىگارى ۋە ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارى ئاللاھقا خاستۇر! ئاسمانلاردىكى ۋە زېمىندىكى ئۇلۇغلۇق ئاللاھقا

خاستۇر، ئاللاھ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە جاسىيە 36ـ37]

بەندىلەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا تۆۋەنچىلىك قىلىشى خاتا ئەمەس، بەلكى ھەققانىي تۆۋەنچىلىك، چۈنكى يارىتىش، بۇيرۇق چۈشۈرۈش ھېچنىمىگە موھتاج بولماسلىق، ھەممىدىن ئۈستۈن پادىشاھلىق، يالغۇز شۇ ئاللاھقىلا خاس. بەندىلەرنىڭ تەقدىرى ئاللاھنىڭ خاھىشى ۋە ئىرادىسىگە قاراشلىق، بەندىلەر ئۇلۇغلۇقنىڭ پەرۋەردىگارى ـ ئاللاھ ئۈچۈن ئۇزۇن سەجدىدە باشلىرىنى قويغاندا ئۆز ھالىنى بىلىپ، ئۆز دائىرىسىدە تۇرغان يەنى ئۆزىگە لايىق ئىش قىلغان بۇيۇك ياراتقۇچىغا نۇقسان ۋە گۇمان كەتمەيدىغان ھوقۇقنى بەرگەن بولىدۇ.

**912ـ سۇئال: مۇسۇلماننىڭ، بەندە ئالدىدا ئۆزىنى خار كۆرۈشى ھارامدۇر**

ئەمما بەندىنىڭ ئۆزىگە ئوخشاش بىر بەندىگە تۆۋەنچىلىك قىلىشى شەك ـ شۈبھىسىز باتىل ـ خاتا. بۇنداق ۋاقىتتا يۇقىرى ئورۇندا تۇرغان مۇتەكەببىر ناھەق چوڭچىلىق قىلىپ گىدىيىپ ئۆزىگە لايىق بولمىغان سۈرەتلەرنى ئۆزىدە بار دەپ قارايدۇ. خورلانغان پەس ئادەم بولسا ئۆز قەدرىنى يوقىتىپ چىدىغۇسىز جىنايەتلەرنى ئۈستىگە يۈكلىۋالىدۇ، ئىسلام چوڭچىلىقنى چەكلىدى، خورلۇقنى ھارام قىلدى، ئۇلۇغلۇق ۋە ئىززەت ـ ھۆرمەتنى زۆرۈر مەجبۇرىيەت قىلدى.

چۈنكى چوڭچىلىق ئاللاھنىڭ سۈپىتى، ئاللاھقا لايىق سۈپەتنى ئاللاھتىن قانداقلا بىر ئىنساننىڭ تارتىۋېلىشى توغرا ئەمەس. كىشىلەرنىڭ ئومۇمىي ناچار خىسلەت ـ تەكەببۇرلۇق قىلىشى زادىلا ھەقىقەتنى ئىنكار قىلىش، رىيائىلىقنى كۆرمەسلىك، شەرمەندىچىلىك، چېكىدىن ئېشىش، ئەخلاق ـ پەزىلەتكە ھاقارەت قىلىش بولىدۇ.

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا خارلىق، خورلۇق ۋە ئاجىزلىقتا قېلىشنى چەكلەپ، مۇسۇلماننىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتى ۋە ئابرۇيىغا نۇقسان يەتكۈزىدىغان بىئارام بولۇش، ۋايىساش قاتارلىق ناچار سۈپەتلەرنى سۈپۈرۈپ تاشلىدى. قولدىن كەتكەن نەرسىگە بىئارام بولۇش پەسلىك ئەمەس. لېكىن ئايرىلىپ قېلىشتىن خورلۇنۇش بارلىققا كەلسە بۇنىڭغا ئىسلام قارشى. قەدىمدىن ھازىرغىچە يارىدارنىڭ ئاجىزلاپ پالەچكە ئايلىنىپ باشقىلارنىڭ ئۆزىنى يۇدىۋېلىشىنى كۈتۈشى ئەمەس، بەلكى ئاغرىق ئازابىغا بەرداشلىق بېرىپ ساقايغۇچە تىرىشچانلىق كۆرسىتىپ يېڭىچە ئىرادە بىلەن سەپەرگە قايتا ئاتلىنىشىنى ھەقىقىي ئەرلىكنىڭ ئىپادىسى ھېسابلىنىدۇ.

**913ـ سۇئال: ئىسلامدا مۇسۇلماننىڭ خارلىنىشىغا يول قويۇلمايدۇ**

ئىسلام دىنى مۆئمىنگە ئۇلۇغلۇق ۋە ھەقىقىي ئەركىنلىك ئاتا قىلغان بولۇپ، مۆئمىن ئۆز مۇھىتىدا بۇنى ھەقىقىي كامالەتكە يەتكۈزىشى كېرەك. ئەگەر بۇنىڭغا مۇھىت توسالغۇ بولسا خارلىق مۇھىتتىن باشقا مۇھىتقا ئۇلۇغلۇق ۋە ھۆرمەت ئىزدەپ يۆتكىلىشى زۆرۈر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۆزلىرىگە زۇلۇم قىلغۇچىلار (يەنى ھىجرەتنى تەرك ئېتىپ كۇففارلار بىلەن بىللە تۇرغۇچىلار) نىڭ جانلىرى پەرىشتىلەر تەرىپىدىن ئېلىنىدىغان چاغدا، پەرىشتىلەر ئۇلاردىن: ‹دىنىڭلارنىڭ ئىشىدا، قايسى ھالەتتە ئىدىڭلار؟› دەپ سورايدۇ، ئۇلار: «زېمىندا (يەنى مەككە زېمىنىدا) بىز بوزەك قىلىنغان ئىدۇق» دەيدۇ، پەرىشتىلەر: ‹ھىجرەت قىلساڭلار ئاللاھنىڭ زېمىنى كەڭرى ئەمەسمىدى؟› دەيدۇ، ئەنە شۇلارنىڭ بارىدىغان جايى جەھەننەمدۇر، جەھەننەم نېمىدېگەن يامان جاي!» [سۈرە نىسا 97]

ئاللاھ تائالا يۆتكىلىشكە قادىر بولالمايدىغان، قۇتۇلۇش يولى تاپالمايدىغان ئاجىز ئەرلەرنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلدى، ئۇلارغا ئاياللار ۋە باللارنى قوشۇپ مۇنداق دېدى: «پەقەت ئەرلەردىن،

ئاياللاردىن، بالىلاردىن چارىسىز قالغان (يەنى ھىجرەت قىلىشقا چارە تاپالمىغان) يول بىلمەيدىغان ئاجىزلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا، ئەنە شۇلارنى ئاللاھ ئەپۇ قىلغاي، ئاللاھ ناھايىتى ئەپۇ قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر. » [سۈرە نىسا 98ـ99]

بۇ بايانلار ئىسلام دىنىنىڭ خورلۇققا يول قويۇشنى ياقتۇرمايدىغانلىقىنى ھېس قىلدۇرىدۇ، خارلىقتىن قۇتۇلۇشقا پۈتۈن تىرىشچانلىقنى تەقدىم قىلىش ئۈچۈن ئىرادىسىنى ئويغىتىدۇ.

مۇسۇلمانىنىڭ ئۆزى، دىنى ۋە پەرۋەردىگارى ئارقىلىق ئۆزىنى ھۆرمەتلىك ھېس قىلىشى ئىمانىنىڭ ئۇلۇغلۇقى ۋە شان ـ شەرىپى بولۇپ، زالالەتنىڭ چوڭچىلىقىغا ئوخشمايدۇ ئىسلام ئارقىلىق ئېرىشكەن ئۇلۇغلۇق مۆئمىننى ھۆكۈمرانىنىڭ ئالدىدا خارلىنىشتىن ھەممە يەردە پەس بولۇشتىن ياكى ئىنسانىنىڭ غالچىسى بولۇشتىن چەكلەيدۇ، ئۇ شۇنداق ئۇلۇغلۇقكى بويسۇنغان مىقدارى قارشى تۇرۇش، تۆۋەن بولغان مىقدارى يۇقىرى تۇرۇش يەنى بويسۇنۇش بىلەن بىرگە ناھەقچىلىقكە قارشى تۇرۇش ئۆزىنىڭ ئىززەت ھۆرمىتىنى ساقلاپ ئىتائەت قىلىش بولۇپ ئىسلامى ئۇلۇغلۇققا ئېرىشكەن مۇسۇلمان بۇ دۇنيانىڭ ئېزىقتۇرۇشلىرى ئىنسانى ئىدىيىلەر ۋە ھاياتلىقنىڭ خاتا قاراشلىرىدىن قۇتۇلىدۇ، مۇسۇلمانلارنىڭ خىزمىتىدە بولۇپ ئۇلار بىلەن قىزغىن ئۆتۈپ ئۇلارنى بىرلىككە كەلتۈرىدىغان ھەق ـ ھوقۇقلارنى قەدىرلەيدۇ ئىشلارنى ئۆز يولى بويىچە قىلىپ ئۇلۇغلۇقنى ئۆز مەنبەسىدىن تەلەپ قىلىدۇ.

**914ـ سۇئال: ئۇلۇغلۇق ۋە ھۆرمەتلىنىشنىڭ سەۋەبى**

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا ئىززەت ھۆرمەتنى بىلەن ياشاشنى تەۋسىيە قىلغان ۋاقىتتا ئۇنىڭ سەۋەبلىرىنىمۇ كۆرسىتىپ ئېرىشتۈرىدىغان ۋاستىلارنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەردى. ئۇلۇغلۇق ۋە ھۆرمەتنىڭ تەقۋالىقتا، ئۇستۇنلۇكنىڭ ئىبادەتتە، شان ـ شەرەپنىڭ ئاللاھقا بويسۇنۇشتا ئىكەنلىكىنى چۈشەندۈردى. بۇنى بىلگەن ۋە شۇ بويىچە ئەمەل قىلغان ھەربىر مۆئمىن يۈكسەك ئۇلۇغ ھاياتلىقتىكى نېسۋىسىگە كەم قالماستىن تولۇق ئېرىشىشكە تېگىشلىك. ئەگەر بىرەرسى ئۇنىڭ نېسۋىسىگە يامان نىيەتتە بولسا ياكى چاڭ سالسا ئۇنى قوغداش ئۈچۈن كۈرەش قىلسا ئاللاھ يولىدىكى جىھاد ھېسابلىنىدۇ. بۇ پەقەت ئۆزىنىڭ خۇسۇسىي ھوقۇقىنى قوغدىغانلىقى بولماستىن بەلكى ئومۇمنىڭ ھوقوقىنى تونۇپ يەتكەنلىك ۋە بۇيۈك بىر ئۈلگە تىكلىگەنلىك بولۇپ، مۇسۇلمان ئۆز ھوقۇقىنى قوغداپ ئۆلۈپ كەتسە شېھىت بولىدۇ.

شۇنداق، مۆئمىننىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتى قوغدىلىشى، ئاچكۆزلەرنىڭ ئولجىسى، ھۇجۇم قىلغۇچىلارنىڭ نىشانى بولۇپ قالماسلىقى، بەلكى مۆئمىن جېنى، ئابرۇيى، مال ـ مۈلكى ئائىلىسىنى جان ـ پىدالىق بىلەن قوغدىشى لازىم. گەرچە بۇ يولدا قان تۆكۈلسىمۇ شان ـ شەرەپ ئالدىدا ئەرزىيدۇ.

ئاللاھ تائالا زۇلۇمغا ئۇچرىغۇچىسىنى ئۇستۇن قىلىش، ھۇجۇم قىلغۇچىنى پەسلىتىش ئۈچۈن زالىمدىن قىساس ئېلىشنى يولغا قويغان، مۇسۇلمانىنىڭ ھوقۇقىنى قولغا تولۇق بېرىپ ئۇنى ھوقۇقىدىن ۋاز كەچمەسلىككە پەقەت ئىززەت ـ ھۆرمىتىنى ئاشۇرىدىغان ئەپۇ قىلىش ياكى كەچۈرۈشتىن باشقا يەردە ئۆز ھوقۇقىدا قەتئىي چىڭ تۇرۇشقا تەشەببۇس قىلغان.

ئاللاھ تائالا دەسلىپىدىلا ئىمان دەرسلىكلىرىنى، مۇكەممەللىك قانۇنلىرىنى ئۆگىتىپ ئىنسانى پەزىلەت ۋە ئۇلۇغلۇقنىڭ يولىغا باشلاپ مۇنداق دېگەن: «ئىمان ئېيتقان، پەرۋەردىگارىغا تەۋەككۇل قىلىدىغان كىشىلەرگە، گۇناھى كەبىرلەردىن، قەبىھ ئىشلاردىن ساقلانغۇچىلارغا، دەرغەزەپ

بولغانلىرىدا كەچۈرەلەيدىغانلارغا، پەرۋەردىگارىنىڭ دەۋىتىگە ئاۋاز قوشالايدىغانلارغا، نامازنى (تەئدىل ئەركان) بىلەن ئۆتەيدىغانلارغا، ئىشلىرىنى مەسلىھەت بىلەن قارار قىلىدىغانلارغا، بىز رىزىق قىلىپ بەرگەن نەرسىلەردىن سەدىقە قىلىدىغانلارغا ئاللاھنىڭ ھوزۇرىدىكى ساۋاب تېخىمۇ ياخشىدۇر، تېخىمۇ باقىيدۇر.» [سۈرە شۇئەرا 36ـ38]

بۇ شەخس ياكى جامائەتكە بولسۇن، مۇكەممەل ئۈلۈغلۇقنى تولۇقلايدىغان تەلىماتلاردىن كېيىن مۇنداق دەيدۇ: «ئۇچرىغان زۇلۇمغا قارشى تۇرالايدىغانلارغا ئاللاھنىڭ ھوزۇرىدىكى ساۋاب تېخىمۇ ياخشىدۇر، تېخىمۇ باقىيدۇر، بىر يامانلىقنىڭ جازاسى شۇنىڭغا ئوخشاش بىر يامانلىقتۇر، كىمكى ئەپۇ قىلسا ۋە تۈزىسە، ئۇنىڭ ئەجرىنى ئاللاھ بېرىدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن زۇلۇم قىلغۇچىلارنى دوست تۇتمايدۇ.» [سۈرە شۇئەرا 39ـ40]

ئۆزىدىن تۆۋەن كىشىلەر ئاچچىقلانغاندا ئۇنى كەچۈرۈش مۇسۇلمانلارنىڭ ئەخلاقى. دەخلى ـ تەرۇز قىلغۇچىلارنىڭ ھەيۋىسىنى سۇندۇرۇش، خورىكىنى ئېلىپ قويۇشمۇ ئوخشاشلا مۇسۇلمانىنىڭ ئەخلاقى. مۇسۇلمان مۇنداق چاغدا جىنايەتچىلەرنى قورقۇتۇش ئۈچۈن كۈچ كۆرسىتىشى كېرەك. يەنە ئۇنىڭ مۇشۇنداق ئەدەبلەشكە قادىر ۋاقتىدا ئەپۇ قىلىش ھوقۇقى بار بولۇپ، قادىر تۇرۇپ ئەپۇ قىلىش جىنايەتچىلەرنى جازالاش ۋە مۆئمىننىڭ ئىززەت ـ ھۆرمىتىنىڭ يەنە بىر ئۇسۇلى.

ئۆلۈمدىن قورقۇش، مەيلى قانداقلا يوسۇندا بولسۇن، دۇنيا ھاياتى ئۈچۈن ئار ـ نومۇسقا بەرداشلىق بېرىش نادانلىقتۇر. چۈنكى قېچىش ئۆمرىنى ئۇزارتالمايدۇ. ئاتلىنىش قىسقارتالمايدۇ.

«(پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغان) ھەربىر ئۈممەتنىڭ (ھالاك بولىدىغان)مۇئەييەن ۋاقتى بولىدۇ. (ھالاك بولىدىغان) ۋاقتى يەتكەندە، ئۇلار بىردەممۇ ئىلگىرى ـ كېيىن بولمايدۇ. (يەنى دەرھال ھالاك بولىدۇ.)» [سۈرە ئەئراپ 34]

شۈبھىسىزكى ئۆلۈم قازاسى ئۆزىنى ئىززەتلىگەنلەرگىمۇ، خارلىغانلارغىمۇ ئوخشاش يېتىدۇ. ئەمما ئىززەتلىگەن ھالدا ۋاپات بولغانلارغا ئەجىر بېرىلىدۇ. خارلىغان ھالدا ئۆلگەنلەرگە گۇناھ ـ يېزىلىدۇ. دېمەك، ئۆلۈمدىن ئىبارەت بۇ كەسكىن قازادىن ھېچقانداق ئىنسان قېچىپ قۇتۇلالمايدىغان بولغان ئىكەن دائىم ئەزىز بولغان ياخشى.

### 915ـ سوئال: مېھرىبانلىقنىڭ مەنبەسى

مېھرىبانلىق ئىنسان تەبىئىتىنىڭ مۇكەممەللەشكەنلىكى بولۇپ، مېھرىبانلىق ئىنساننى مەخلۇقلارنىڭ ئازاۋىغا ئىچ ئاغرىتىدىغان ئۇنى يوقىتىشقا تىرىشىدىغان، خاتالىقلىرىغا ئەپسۇسلىنىپ توغرا يول تېپىشنى ئۈمىد قىلىدىغان قىلىدۇ. مانا بۇ تەبىئەتتىكى مۇكەممەللىك، چۈنكى ئىنساننىڭ تۇيغۇسى خۇنۇكلەشسە ئىنسان ھايۋانى ئورۇنغا چۈشۈپ قېلىپ ئۇنىڭدىكى مۇھەببەت ۋە غەمخورلۇق بىلەن سوققان جانلىق ھېسسىياتتىن ئىبارەت پەزىلەتتىن مەھرۇم قويىدۇ، بەلكى بەزىدە ھايۋاندىمۇ ئۆز باللىرىغا نىسبەتەن نامەلۇم كۆيىنىش تۇيغۇسى قوزغىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن تاش يۈرەكلىك ئىنسان تەبىئىتىنىڭ ھايۋاننىڭ بەلكى ھېس قىلالمايدىغان، ئۈمىدسىزلەنمەيدىغان جانسىز نەرسىلەرنىڭ دەرىجىسىگە چېكىنىپ كەتكەنلىكى بولىدۇ.

چەكسىز مۇتلەق مېھرىبانلىق ئىسىملىرى ئۇلۇغ بولغان پەرۋەردىگار ئاللاھنىڭ سۈپىتى، ئاللاھنىڭ مېھرىبانلىقى پۈتۈن مەۋجۇداتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان، ھەممە شەيئىگە ئورتاق، ئاللاھنىڭ بارلىق نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بۇ بىلىمىنىڭ نۇرى نۇرلانغان يەردە چەكسىز مېھرىبانلىقنىڭ

نۇرىمۇ بىللە نۇرلىنىدۇ.

ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسىملىرىدىن كۆپىنچىسى مېھرىبان، سېخىي، پەزىلەتلىك، ئەپۇچان دېگەن قىسىملىرىدىن تۈرلىنىپ چىققان. شۇڭا ئاللاھنىڭ ئىنسانلارنىڭ خاتالىقىنى ئەپۇ قىلىشى ئۇلارنى جازالاش، ئۇلارغا غەزەپلىنىشىدىن ئۈستۈن تۇرىدۇ، شۇڭا ئۇلۇغ ئاللاھ ئەڭ بۈيۈك مېھرىبان زات بولغان. يەر يۈزىدىكى بارلىق دوستلۇق، خۇشخۇيلۇق ئۆزئارا كۆيۈنۈش ئاللاھ تائالانىڭ مېھرىبانلىقىنىڭ تەسىرىدىن بولۇپ، ئاللاھ تائالا ئۆز مېھرىبانلىقىنىڭ بىر قىسمىنى بەندىلەرنىڭ قەلبىگە ئورنىتىۋەتكەن. كىشىلەرنىڭ رەھىمدىللىرى ئاللاھنىڭ مېھرىبانلىقىدىن كۆپ نېسىۋىدار بولغان ئاجىزلارنىڭ تۇرمۇشىنى چوڭقۇر چۈشىنىدىغان كىشىلەردۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىچ ئاغرىتماسلىق ۋە كۆز يېشى قىلماسلىقنى بەختسىزلىك دەپ ھېسابلايتتى، ئاللاھ تائالا دۇنياغا ئۇنىڭ بېشىنى سىلايدىغان، قايغۇلىرىنى يېنىكلىتىدىغان، خاتالىقلىرىغا قايغۇرىدىغان، توغرا يولغا باشلاش ئۇچۇن جان پىدالىق كۆرسىتىدىغان، ئاجىزنى يۆلەپ، ئۇنىڭ ئۇچۇن ئانا بالىسىنى دەپ كۈرەش قىلغاندەك كۈرەش قىلىدىغان، كۈچلۈكنى نوچىلىق قىلمايدىغان، ھەددىدىن ئاشمايدىغان ساغلام تەبىئەتلىك ئىنسانغا قايتىپ كەلگەنگە قەدەر ئۇنىڭ ھەيۋىسىنى سۇندۇرىدىغان بىر ئادەم ئارقىلىق پەزلىنى ئىنئام قىلماقچى بولۇپ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئەۋەتتى. ئۇنىڭ قەلبىگە بىلىم ۋە كەڭ قورساقلىق، ئەخلاقىغا غەمخورلۇق ۋە ياخشىلىق، تەبىئىتىگە مۇلايىملىق ۋە يۇمشاقلىق، قولىغا سېخىيلىق ۋە مەردلىكنى تۆكۈپ ئۇنى ئاللاھنىڭ بەندىلىرى ئىچىدە ئەڭ مېھرىبان، كۆيۈمچان، كۆكسى ـ قارنى كەڭ قىلىدىغان سۈپەتلەرنى بەرگەن.

رەھىمسىزلىك ئىنساننىڭ ئەخلاقىدىكى زور نۇقساننىڭ دەلىلى، مىللەتنىڭ تارىخىدىكى خەتەرلىك بۇزغۇنچىلىقنىڭ ئىسپاتى. ئىسلام دىنىنىڭ ئۇنىڭدىن ئاگاھلاندۇرىشى، ئۇنى ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىغا پاسىقلىق قىلىشنىڭ ئىللىتى، توغرا يولدىن ئېزىپ كېتىشنىڭ سىرى دەپ ھېسابلىشى ئەجەبلىنەرلىك ئەمەس.

ئىسلام دىنى ئومۇمىي غەمخورلۇققا بۇيرۇپ ئۇنى مۇكەممەل ئىماننىڭ ئىسپاتى قىلدى. مۇسۇلمان كىشى ئومۇمىي كىشىلەرگە قەلبىدە غەمخورلۇق ۋە ياخشىلىق بار، ھالەتتە ئۇچراشسا ئۇلارغا ئامالىنىڭ بارىچە كەڭ قورساقلىق قىلىپ ئۇلارغا ياردەم بېرىدۇ.

شۇنداق، ئادەم بەزىدە ئۆز دوستلىرىغا ئۇچراشقاندا خۇش چىراي ئاچىدۇ، بەزىدە بالىلىرىنى كۆرگەندە كۆيىنىدۇ، بۇ كۆپچىلىك ئارىسىغا كەڭ تارقالغان ئىش. لېكىن مۇئمىننىڭ مەسئۇلىيىتى كۆيۈنۈش دائىرىسى چەكسىز بولۇشى، ئۇچراشقان بارلىق مۇسۇلمانلارغا خۇش چىراي بولۇپ، دوستلۇقنى، مېھرىبانلىقنى نامايەن قىلىشى زۆرۈردۇر.

خورلانماستىن تۆۋەنچىلىك قىلىش، مۇئمىنلەر بىلەن سىپايە، ئىناق ئۆتۈش، ئۇلارغا سىلىق مۇئامىلە قىلىشنى كۆزدە تۇتىدۇ. ئىسلام دىنى پۈتۈن ئىنسانلارغا ياخشىلىق، تىنچلىق ۋە مېھرىبانلىق يەتكۈزىدىغان دىن.

مېھرىبانلىق ئەقلىنى ئىشلەتمەستىن كۆيۈنۈش، ئادالەت ۋە تۈزۈمنى قايرىپ قويۇپ ئىچ ئاغرىتىش ئەمەس، ئۇ بۇ ھەقلەرنىڭ ھەممىسىگە رىئايە قىلىدىغان ھېسسىيات، كۆزلىرى يورۇقلۇققا تەلمۈرگەن، نىجاتلىق تەلەپ قىلغان دارغا ئېسىلىپ بوشلۇقتا ساڭگىلاپ تۇرغان كۆرۈنۈش ئىچ ئاغرىتىشنى قوزغايدۇ، ئەگەر بۇ ئۆتكۈنچە ھېسسىياتقا يول قويۇلۇپ، قاتىل بوشىتىۋېتىلسە جاھان

قالايمىقانلىشىپ كېتىدۇ، بۇ يەردىكى ھەقىقىي مېھرىبانلىق مۇشۇنداق ھېسسىياتنى تىزگىنلەشتۇر. ئەقىل ھەرخىل بىلىم بىلەن ئۇسۇپ يېتىلگەندەك مېھرىبانلىقمۇ ھەرخىل ۋاستىلار بىلەن تەرەققىي قىلىپ كېڭىيىپ تەربىيىلىنىدۇ، ئەگەر تاشلاپ قويۇلسا چىرىپ تۈگىشىپ ئۇنىڭ ئىگىسى جەھەننەمنىڭ ئوتۇنىغا ئايلىنىدۇ.

**916ـ سۇئال: ئىسلام كۆرسەتكەن مېھرىبانلىق قىلىشقا لايىق كىشىلەر**

ئىسلام دىنى مېھرىبانلىق ۋە كۆڭۈل بۆلۈشكە تېخىمۇ تېگىشلىك بولغان بىر بۆلۈك ئالاھىدە كىشىلەرنى ئەسكەرتىپ ئۆتكەن بولۇپ ئۇلار:

1.ياخشىلىق ۋە خەيرى ـ ئېھسان قىلىشقا ئەڭ لايىق ۋە ئەڭ مۇھىمى ئاتا ـ ئانا، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە ‹ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيەلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن› دېگىن.» [سۇرە ئىسرا 24]

2. ئاتا ـ ئانىدىن كېيىن باللار: تومپاي كىشىلەر باركى، ئۇلاردا بۇنداق مۇلايىملىق مېھرىبانلىق تۇيغۇسى يوق. ئۇلار ناھايىتى ئەخلاقسىز، گەپ ـ سۆزلىرى قوپال بولىدۇ.

3. ئۇرۇق ـ تۇغقانلار، تۇغقان دېگەن سۆزنىڭ ئەرەبچىسى رەھمە دېگەن سۆز ـ رەھمەت يەنى مېھرىبانلىق دېگەن سۆزدىن تۇرلىنىپ چىققان تومۇرداش سۆز بولۇپ ئۇلار مەزمۇن جەھەتتىمۇ بىردەكلىشىشى زۆرۈر. ھەربىر مۇسۇلمان ئۆز ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنىڭ، يېقىنلىرىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشى، ئۈزۈلمەس دوستلۇق ئارقىلىق قانداشلىق مۇناسىۋىتىنى كۈچەيتىشى لازىم.

مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا ئۆيى ۋە قەلبىنى تاقىۋېلىشى ئۇلاردىن ئالاقىنى ئۈزۈپ، ئۇلارنىڭ دەردىگە دەرمان بولماي، ئۇلارغا ياردەم بەرمەي ئۇلاردىن يىراق ياشىشى توغرا ئەمەس، بۇنداق تاشلىشىپ كېتىش ئىنساننى ئاللاھنىڭ بەرىكىتىدىن مەھرۇم قىلىپ ئاللاھنىڭ غەزىپىگە دۇچار قىلىدۇ.

4. يېتىملەر مېھرىبانلىق قىلىش زۆرۈر بولغانلاردىن بولۇپ ئۇلارغا خەيرى ـ ئېھسان قىلىش، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش، ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىغا كېپىل بولۇش، ئىستىقبالىغا ئەھمىيەت بېرىش ئەڭ ساپ ئىبادەت.

5. كېسەل مېيىپ كىشىلەرگە كۆيۈنۈش مۇھىم مېھرىبانلىق جۈملىسىدىن بولۇپ، ئۇلار ھاياتلىقتا، ئۇلارنىڭ پائالىيىتىگە، ئۆزىنىڭ قابىلىيىتىنى نامايەن قىلىشقا تەسىر كۆرسىتىدىغان نۇقسانلار بىلەن يۈزلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ ئۆزرىسىنى قوبۇل قىلغان بولغاچقا ئۆتكەن ئىشنى بىزنىڭ چىڭ تۇتىۋېلىشىمىز توغرا ئەمەس.

6. مېھرىبانلىق قىلىدىغان ئورۇندىن بىرى: خىزمەتچىلەرگە ياخشىلىق قىلىش، ئۇلارنىڭ خىزمىتىگە ھەمدەم بولۇش، ئۇلارنىڭ خاتالىقىنى كەچۈرۈش، ئۇرلارغا قالايمىقان ھوقۇقۇق ئىشلەتمەسلىك، ئۇلارنى مەسخىرە قىلماسلىق.

ھەقىقەتەن بىر بۆلۈك ئەر ـ ئايالار بار، ئۇلار خىزمەتچىلەرنىڭ ئاجىزلىقىدىن پايدىلىنىپ ئۇلارغا ھەرخىل ئەزىيەتلەرنى يەتكۈزىدۇ، ئەمەلىيەتتە ئىسلام دىنى ئۇلارنى بۇنداق قوپاللىقتىن ئاگاھلاندۇرغان ۋە قورقۇتقان.

7.ھايۋانلارغا كۆيۈنىشمۇ تەلەپ قىلىنغان مېھرىبانلىقتىن. ئىسلام دىنى ھايۋانلارغا رەھىمسىزلىك قىلغان، ئۇلارنىڭ ئازابلىرىغا پەرۋا قىلمىغان كىشىنى قاتتىق جازالايدۇ، ئىسلام دىنى

ئىنساننىڭ شۇنچە ھۆرمەتلىك تۇرۇپ ھايۋانلارغا يامانلىق قىلغانلىقى سەۋەبلىك دوزاخقا كىرىدىغانلىقىنى بايان قىلدى.

**917ـ سوئال: ئىسلامدا بىلىمنىڭ پەرز قىلىنغانلىقى**

ئىسلام دىنى ئىسلامغا ئېتىقاد قىلىدىغان بارلىق كىشىلەرگە بىلىم ئالىدىغان ئوقۇغۇچى بولۇشنى پەرز قىلىدۇ، بۇنىڭدا ساپالىقلارنىڭ نىسبىتى يۇقىرى كۆتۈرۈلۈپ ساۋاتسىزلارنىڭ نىسبىتى چۈشىدۇ ياكى يوقايدۇ.

بۇ دىنىنىڭ ھەقىقەتلىرى ـ مەيلى ئاساس ياكى تارماق بولسۇن ئەۋلادتىن ـ ئەۋلادقا يۆتكىلىدىغان ئۆلچەم، ئىلھام قىلىش بىلەن كېڭىيىدىغان قايمۇقتۇرۇش بىلەن تارقىلىدىغان تىلتۇمار ئەمەس، ھەرگىزمۇ ئۇنداق ئەمەس، ئىسلام ھەقىقەتلىرى ھېكمەتلىك كىتابتىن يۇقىرى سەۋىيىلىك سۈننەتتىن بارلىققا كەلگەن، بۇ ھەقىقەتلەرنى يۈزەكى ئوقۇپ قويۇش بىلەنلا ئالغىلى بولمايدۇ، بۇنىڭغا يۇقىرى ساپا، يۈكسەك ئىقتىدار ۋە ئېسىل ئەخلاققا ئىگە بىر بۆلۈك كىشىلەر بولۇشى كېرەك.

ئۇنىڭدىن كېيىن دۇنيا توغرىسىدا تەپەككۇر يۈرگۈزۈش زۆرۈر بولۇپ، قۇرئان سۈرىلىرىدە ئىزچىل ئەمر قىلىنغان ۋە مۇستەھكەم ئىماننى بارلىققا كەلتۈرۈشنىڭ تۈنجى ئاساسى ھېسابلانغان. ئىسلام ئۈچۈن بىلىم خۇددى ئىنسانغا ھايات زۆرۈر بولغاندەك زۆرۈر، بۇ دىن پەقەت پىشقان بىلىم، ئۆتكۈر ئەقىل ئىگىلىرىدىلا ئاندىن ئۆز ئورنىنى تاپىدۇ. ئاللاھ ئۇ توغرىلىق مۇنداق دەيدۇ: «كىشىلەرنىڭ ئاگاھلاندۇرۇلىشى، ئاللاھنىڭ بىر ئىكەنلىكىنى بىلىشلىرى، ئەقىل ئىگىلىرىنىڭ ۋەز ـ نەسىھەت ئېلىشلىرى ئۈچۈن بۇ (قۇرئان) تەبلىغدۇر، (يەنى كىشىلەرگە تەبلىغ قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلىندى.» [سۈرە ئىبراھىم 52]

شۈبھىسىزكى، ھاياتلىق كامالەتكە يېتىپ ئەڭ ساپ، ئەڭ ئىلغار ئىسلام تەلىماتلىرىنى قوبۇل قىلىشقا تەييار بولغاندىن باشلاپ ئاللاھ ھاياتلىقنى ئىسلام ئارقىلىق شەرەپكە ئىگە قىلدى. چۈنكى ئىسلام تەلىماتلىرىنىڭ ھەممىسى ھاياتلىقنىڭ مۇكەممەللىككە قاراپ تەرەققىي قىلىشىغا ماس كېلىدۇ. بەلكى ئۇ ماددى ۋە روھى تەرەققىياتقا چوڭ قەدەم تاشلىغانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ.

**918ـ سوئال: ئىسلامدا مۇستەھكەم تۇرۇشنىڭ ئاساسى نىمە؟**

ھەقىقەت شۇكى، بىر ئادەمنىڭ ئىسلامدا قانچىلىك مۇستەھكەم تۇرۇشى ئۇنىڭ ئەقىل ـ پاراستى، كاللىسىنىڭ ئىشلىشى ۋە تەبىئەتنىڭ دۇرۇسلۇقى بىلەن مۇناسىۋەتلىك، پىكرى خۇنۇك، ۋىجدانى كېسەل ئادەمنىڭ بۇ دىندا ئۇزۇپ چىقىشى ناھايىتى مۇشكۇل. قۇرئاندىن تۇنجى چۈشكەن ئايەت ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە دېگەن تۆۋەندىكى سۆزىدۇر: «ياراتقان پەرۋەردىگارىڭنىڭ ئىسمى بىلەن ئوقۇغىن، ئۇ ئىنساننى لەختە قاندىن ياراتتى، ئوقۇغىن، پەرۋەردىگارىڭ ئەڭ كەرەملىكتۇر، ئۇ قەلەم بىلەن (خەت يېزىشنى) ئۆگەتتى، ئىنسانغا بىلمىگەن نەرسىلەرنى بىلدۈردى.» [سۈرە ئەلەق 1ـ5]

بۇ تۇنجى بايانات بولۇپ ئۇ قەلەمنىڭ قىممىتىنى يۇقىرى كۆتۈرگەن، بىلىمنىڭ قەدرىنى مەدھىيىلىگەن. بىخۇتلۇقتىكى قارا ساۋاتلىققا جەڭ ئېلان قىلغان، ئوقۇش ۋە ئۆگىنىشنى ھەقىقي ئادەم يېتىشتۈرۈپ چىقىشتىكى تۇنجى ئاساس، ھۆل كېسەك قىلغان، ئۇلۇغ ۋە بۈيۈك ئاللاھ ئالىملارنى دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈرۈپ، ھەتتا ئۇلارنى ئۆزىنىڭ بىرلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىش، ئادالىتىنى ئىسپاتلاشتا ئۆزى ۋە پەرىشتىلەر بىلەن بىر قاتاردا كەلتۈرگەن. «ئاللاھ ئادالەتنى بەرپا

قىلغان ھالدا گۇۋاھلىق بەردىكى، ئۇنىڭدىن باشقا مەبۇد (بەرھەق) يوقتۇر، پەرىشتىلەرمۇ ئىلىم ئەھلىلىرىمۇ شۇنداق گۇۋاھلىق بەردى، ئۇنىڭدىن باشقا مەبۇد يوقتۇر، ئۇ غالىبتۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە ئال ئىمران 18]

## 919ـ سۇئال: ھەقىقەتنى تونۇشنىڭ پايدىسى

ھەقىقىي تونۇش ئاللاھنىڭ نەزىرىدە تەۋرىنىپ تۇرغان ئەمەلدىن نادانلىق ۋە نۇقسان بىلەن ئارىلىشىپ كەتكەن ئىبادەتتىن ئۈستۈن تۇرىدۇ. بۇ ھۆكۈمدىكى سىر شۇكى، نادان ئىبادەت قىلغۇچى ئۇنىڭ دوستلۇقىغا ئوخشاشلا پايدىسى ئاز، ئۇلار پايدىنى ئويلاپ تۇرۇپ ئۆز ـ ئۆزىگە زىيان يەتكۈزىدۇ، دوستلىرىغا ياخشىلىق قىلىمەن، خۇشاللىق ئاتا قىلىمەن دەپ تۇرۇپ ئۇلارغا زىيان ـ زەخمەت، كۆڭۈلسىزلىك ئېلىپ كېلىدۇ، نادان ئىبادەت قىلغۇچىلار يۈزەكى جەھەتتىن دىنغا چىڭ يېپىشىپ ئۇنى قاتتىق قوللايدۇ، لېكىن ئۇلار نادان، ئەخمەقلىقىدىن بىلىپ ـ بىلمەي دىنغا زىيان يەتكۈزىدىغان، نومۇس ئېلىپ كېلىدىغان پوزىتسىيىدە بولۇپ قالىدۇ. دىنغا كۆپ خاپىلىق ئېلىپ كېلىدۇ. ئەمما ئىلىم ئىگىلىرى بولسا ئۆتكۈر زېھنىنى، سەزگۈر قەلبلىرى بىلەن ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى باشقۇرۇپ تۇرىدۇ. دىللىرى ئۇلارنى ھىدايەتكە ئىلھام بېرىدۇ. قىلغان ئەمەللىرىنى ئاز بولسىمۇ چۈشۈنۈپ توغرا قىلىدۇ. بىلىم ئىگىلىرى ئۇلارنىڭ پاراستى، ئۇلارنىڭ يولىنى بەلگىلەپ ئۇلارغا توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئۇلار ئاز ئەمەل قىلغان تەقدىردىمۇ قىلغان ئىشىدا دۇرۇس ۋە ھەققانىيلىق كۆپ بولىدۇ.  ئەبۇ ئۇمامە باھىلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئىككى تۈرلۈك ئادەم توغرۇلۇق سورالدى، ئۇنىڭ بىرى ئابىد (ئىبادەت بىلەن شۇغۇللانغۇچى)، يەنە بىرى ئالىم ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئالىمنىڭ ئابىدتىن ئارتۇقچىلىقى مېنىڭ سىلەرنىڭ ئەڭ تۆۋەنىڭلاردىن ئارتۇق بولغىنىمغا ئوخشاش دېدى. ئاندىن: ئىنسانلارغا ئىلىم ئۆگەتكۈچىگە الله رەھمەت يوللايدۇ، ئۇنىڭغا پەرىشتىلىرىدىن تارتىپ ئاسمان ـ زېمىندىكى مەخلۇقاتلار، تۆشۈكلەردىكى چۈمۈلىلەر ۋە دېڭىزدىكى بېلىقلارغىچە ھەممىسى مەغپىرەت تەلەپ قىلىدۇ دېدى. (تىرمىزى: 2685)

## 920ـ سۇئال: مۇسۇلمان كىشى ئىگەللىشى زۆرۈر بولغان  ئىلىمنىڭ دائىرىسى ۋە پەزىلىتى

نەزەر دائىرىسى تار بولسا، ئىماننى كۈچەيتىشكە، ياخشىلىقنى جارى قىلدۇرۇشقا ئورۇن بولمايدۇ، ئۇلۇغ ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «بىز ئىنسانلارغا بايان قىلغان بۇ تەمسىللەرنى پەقەت ئالىملارلا چۈشىنەلەيدۇ.» [سۈرە ئەنكەبۇت 43]

ھەربىر مۇسۇلمان ئۆگىنىشكە ئاتلىنىدىغان، ئىشىكنى كەڭ ئېچىۋېتىدىغان، ئېرىشىش ئۈچۈن مەشرىقتىن مەغرىبكە سەپەر قىلىدىغان بىلىم، ھەرگىز باش ـ ئاخىرى چەكلىك مۇئەييەن بىلىم بولماستىن بەلكى ئۇ كەڭ نەزەر دائىرىگە ئورۇن بېرىدىغان، ئىلىم ـ ئىرپانغا تەشنا ئەقىل ئالدىدىكى بارلىق توسۇقلارنى سۈپۈرۈپ تاشلايدىغان ھەمدە ئىنسان بىلەن مەۋجۇداتلارنىڭ مۇناسىۋىتىنى مۇستەھكەملەيدىغان ئىلھام ۋە ئىدراكقا چەكسىز پۇرسەت بېرىدىغان، شۇنداقلا دۇنيادا ئۆزىگە خوجا بولۇپ ياشاش، ئۆزىگە ئۆزى ھۆكۈمرانلىق قىلىش، يوشۇرۇن بايلىقلاردىن پايدىلىنىش پۇرستى يارىتىپ بېرىدىغان بارلىق بىلىمنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى ياخشى ئۆگىنىپ پۇختا ئىگىلەشكە تېگىشلىك بىلىم. ھەربىر مۇسۇلمان بۇ بىلىملەردىن تېگىشلىك نېسىۋىسىنى ئېلىشى لازىم.  پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى ئىلىم ئۆگىنىش يولىدا ماڭىدىكەن، الله ئۇ كىشىگە جەننەتنىڭ يولىنى ئاسان قىلىپ بېرىدۇ. (تىرمىزى: 2646)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: كىمكى بىرسىگە ئىلىم ئۆگەتسە، ئۆگەتكۈچىگە ئەمەل قىلغۇچىنىڭ ئەجرىگە ئوخشاش ئەجىر بېرىلىدۇ. بۇ، ئەمەل قىلغۇچىنىڭ ئەجرىدىن ھېچ نەرسىنى كېمەيتىۋەتمەيدۇ. (ئىبنى ماجە 240)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى مەسچىتكە پەقەت ئىلىم ئۆگىنىشنى ياكى بىرەر مەسىلىنى بىلدۈرۈشنى مەقسەت قىلىپ بارىدىكەن، ئۇنىڭغا ھەجنى تولۇق ئادا قىلغان كىشىنىڭ ئەجرى بېرىلىدۇ. (تەبەرانى: 7473)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئىلىم ئۆگىنىشكە تىرىشىپ، ئۆگەنمەكچى بولغان ئىلىمگە ئېرىشەلىسە، الله ئۇ كىشىگە ئىككى ھەسسە ئەجىر يازىدۇ. ئۆگەنمەكچى بولغان ئىلىمگە ئېرىشەلمىسە، بىر ئەجىر يازىدۇ. (ئەلكەبىر)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله كىمگە ياخشىلىقنى ئىرادە قىلسا، ئۇ كىشىنى دىندا ئالىم قىلىدۇ. (تىرمىزى: 2645، بۇخارى: 3116)

بۇ ھەدىسلەر ياخشىلىق ۋە ھېكمەتلىك ئىشلارنى شۇنداقلا زىياندىن ساقلاپ، پايدىغا يېقىنلاشتۇرىدىغان ھەرقانداق بىلىمنى ئۆگىنىشنى كۆرسىتىدۇ. دۇنيا ۋە ھاياتلىق بىلىملىرىنى ئاسمان ـ زېمىن ھەقىقەتلىرى توغرىسىدىكى ئۇزۇلمەس تەتقىقات نەتىجىلىرى ئەھمىيەت جەھەتتىن نوقۇل دىنى بىلىملەردىن قېلىشمايدۇ بەلكى بۇ بىلىملەرنىڭ نەتىجىسى شەرىئەت بىلىملىرىنى تېخىمۇ چوڭقۇر ئۆگىنىشكە يول ھازىرلايدۇ.

ھاياتلىق بىلىملىرى دىنغا خىزمەت قىلىش ۋە دىنى ھەقىقەتلەرنى يورۇتۇشتا ئاخىرەت بىلىملىرى بىلەن ئوخشاش. ۋاقىت جەھەتتىن تەبىئەت بىلىملىرى ئۇزاقراق ئۆگىنىشكە موھتاج. دىنى بىلىم ھەقىقىي بېرىلگەن كىشىگە ئاسان بولۇپ ئۇزاق ۋاقىت كەتمەيدۇ. ئەگەر شەرىئەت بىلىملىرىنى ئەتراپلىق ئۆگەنمەكچى بولسا بۇنىڭغا كۆپ ۋاقىت كېتىدۇ. بۇ دۆلەت يېتەكچىلىك قىلىدىغان ياكى ئېھتىياجىغا قاراپ تەربىيەلەيدىغان خىزمەتلەرگە ئوخشاش ئىجتىمائىي ۋەزىپە، ئەگەر ئېھتىياج كۈچلۈك بولمىسا ياكى ئۇنىڭ كۆرۈلمىسە ئۇنىڭ زۆرۈرىيىتىمۇ تۆۋەنلەيدۇ. مەسىلەن: ھوقۇق ۋە ھۆكۈم ئىشلىرىنى ئۆگىنىش گەرچە ئۆگەنگۈچى ئەبۇ ھەنىپەنىڭ سەۋىيىسىگە يەتكەن بولسىمۇ، ئېھتىياج كۈچلۈك بولمىسا بۇنى ئۆگىنىش تىبابەتنى ئۆگىنىشتىن شەرەپلىك ئەمەس.

بىلىم ئىگىسىنىڭ باشقىلاردىن ئۈستۈن تۇرىشى ئۇنىڭ ئۆز بىلىمىنى ئاللاھنىڭ رازىلىقى ۋە ساۋابلىقنى ئۈمىد قىلىپ، كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن قانچىلىك خىزمەت قىلدۇرغانلىقىغا يەنى بىلىمى بىلەن كىشىلەرگە قانچىلىك پايدىلىق ئىش قىلغانلىقىغا باغلىق.

ئىسلام دىنى ئالىملارنىڭ دەرىجىسىنى، ئۇلارنىڭ تىرىشچانلىقىنىڭ قەدىر ـ قىممىتىنى، نەتىجىسىنىڭ ھۆرمىتىنى ئەڭ يۇقىرى كۆتۈرگەن. باشقا تىللارنى ئۆگىنىش ئىسلامنىڭ سۈننىتىدىن بولۇپ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ بىلىمدىن پايدىلىنىشتا باشلامچى بولغان بولۇپ، ئۇ كاتىپى «زەيد ئىبنى سابىت» نى سۇرىيان تىلىنى ياخشى ئۆگىنىشكە بۇيرىغان. باشقا ئەللەرنىڭ تىلىنى چۈشىنىش ئىسلامنىڭ زۆرۈرىيەتلىرىدىن ھېسابلىنىدۇ.

بۇ شۇنى ئېنىق ئوتتۇرىغا قويىدۇكى، مۇسۇلمانلار باشقا تىللارنى ئۆگىنىشى كېرەك، بولمىسا ئۆزلىرىنىڭ ئۈستىدىكى مەسئۇلىيەتكە خىيانەت قىلغان كىشىلەر قەستەن نادان قالدۇرۇلغان بولىدۇ، يەنە كېلىپ بىلىمنىڭ مەخسۇس ۋەتىنى يوق، مەلۇم بىر ئەۋلادقىلا قاراشلىقمۇ ئەمەس.

ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىش ئىسلامنىڭ جېنى. ئۇنىڭسىز ئىسلامنىڭ ئاساسىنى ساقلاپ قالغىلى، كەلگۈسىگە كاپالەتلىك قىلغىلى بولمايدۇ. ئىسلامنىڭ نەزىرىدە ئادەم ئىككى خىل بولىدۇ، بىرى توغرا يول ئىزدەپ بىلىم ئۆگەنگۈچى ئوقۇغۇچى، يەنە بىرى، تېخىمۇ كۆپ بىلىم ئېلىشنى ئويلايدىغان ئالىم.

## 921. سۇئال: ۋاقىتنىن پايدىلىنىشنىڭ موھىملىقى

قولدىن كەتكەن ھەممە نەرسە قايتىپ كېلىشى مۇمكىن، لېكىن ۋاقىت قايتىپ كەلمەيدۇ، ئۇ قولدىن كەتسە قايتىپ كېلىشىدىن ئۈمىد كۈتۈشمۇ مۇمكىن ئەمەس، شۇنىڭ ئۈچۈن ئىنساننىڭ قولىدىكى ئەڭ قىممەتلىك نەرسە ۋاقىت. ھەربىر ئاقىل ئۆزىنىڭ كۈنلىرىنى پىخسىق ئادەم ئەڭ ئېسىل بايلىقنى كۈتكەندەك كۈتۈشى، كۆپ قىسمى ئۇياقتا تۇرسۇن ئەڭ ئازىنىمۇ قولدىن بېرىپ قويماسلىقى، ھەربىرىنى قانچىلىك كىچىك بولسۇن ئۆزىگە لايىق ئورۇنغا قويۇشقا تىرىشىشى كېرەك.

ھەقىقىي مۇسۇلمان ۋاقىتنى قاتتىق قەدىرلەيدۇ، چۈنكى ۋاقىت ئۇنىڭ ھاياتى، ئۇ ۋاقىتنىڭ قولدىن كېتىشىگە يول قويسا ئۇنى ئەرزىمەس ئىشلار بىلەن بىھۇدە ئۆتكۈزىۋەتسە، نادانلىق بىلەن ئۆزىنى ئۆلتۈرۋالغانغا باراۋەر بولىدۇ.

## 922. سۇئال: ئىسلامدا ۋاقىتنىڭ قىممىتى

ئىسلام دىنى ۋاقىتنىڭ قىممىتىنى بىلىدۇ، ھەم ۋاقىتنى قەدىرلەيدۇ، «ۋاقىت قىلىچقا ئوخشايدۇ، سەن كەسمىسەڭ، سېنى كېسىدۇ.» دېگەن قىممەتلىك سۆزنى تەكىتلەپ مۇسۇلمان كىشىنىڭ مۇشۇ ھەقىقەتنى چۈشىنىپ شۇنىڭ يولى بويىچە مېڭىشىنى تەقۋالىقنىڭ بەلگىسى، ئىماننىڭ دەلىلى قىلىدۇ.

ئىسلام دىنى ئۆزىنىڭ ئاساسى ئىبادەتلىرىنى بىر كۈننىڭ ھەرقايسى بۆلەكلىرىگە يىلنىڭ ھەرقايسى پەسىللىرىگە ئورۇنلاشتۇرغان، بەش ۋاخ ناماز پۈتۈن بىر كۈنگە ئورۇنلاشتۇرۇلغان بولۇپ، ئۇنىڭ ۋاقتى ۋاقىتنىڭ ئۆتۈشىگە قاراشلىق، شەرىئەتتىكى ئېنىق ئىش شۇكى ـ جىبرىئىل تاڭ يورۇغاندىن باشلاپ كەچ كىرگەنگە قەدەر ئىسلامى ھايات ئىنچىگە پۇختا تەرتىپ بويىچە رەتكە سېلىنسۇن ۋە كونكرىت ئورۇنلاشتۇرۇلسۇن ئۈچۈن ۋاقىتنىڭ باش ئايىقىنى بەلگىلەپ بېرىش ئۈچۈن ئاللاھنىڭ دەرگاھىدىن چۈشكەن.

ئاددىي كۆزلەر ۋاقىتنىڭ چەكلىك تەسىرىنى يۈزەكى كۆرۈشتىلا كۆرىدۇ، لېكىن ۋاقىت چىرايلارغا قورۇق چۈشۈرۈپ، ئەجەلنى چاقىرىپ كېلىدۇ. مەدەنىيەت ۋە گۈللىنىشنى خارابلاشتۇرۇپ ئۆزىنىڭ ئاجايىپ قۇدرىتى بىلەن كىشىلەرنى ھەيران قالدۇرىدۇ، مانا بۇ ۋاقىت، مۇشۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزى ياخشى ئىشلارنى قىلىش، خەيرى ـ ئېھسان قىلىش، ئۆزى ئېرىشمەكچى بولغان ياخشىلىقلارنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن ئەقىللىقلەرنى ئويغىتىشنىڭ پۇرسىتى.

ئىسلام دىنى ئۆزىنىڭ بۇيرۇش ۋە توسۇشلىرىدا ۋاقىتنىڭ قىممىتىگە ئالاھىدە ئەھمىيەت بەرگەن بولۇپ، ئۆزئارا كېلىشكىلار بىر ئاز ۋاقىت ئۆتكۈزەيلى دەيدىغان بىكار تەلەتلەرگە قارشى تۇرۇشتا تەدبىرلىك بولۇپ، ئويۇن ـ تاماشا، بىھۇدە ئىشتىن يۈز ئۆرۈشنى ئىماننىڭ بەلگىسى قىلغان.

«سىلەرنى كېچىدە ئارام ئالسۇن، كۈندۈزدە (ھاياتلىق يولىدا ھەرىكەتلىنىپ) ئاللاھنىڭ پەزلىنى تەلەپ قىلسۇن ۋە (ئاللاھنىڭ نېئمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلسۇن دەپ سىلەر ئۈچۈن كېچە بىلەن كۈندۈزنى يارىتىشى ئاللاھنىڭ رەھمىتىدىندۇر. » [سۈرە قەسەس 73]

ئىسلام دىنىنىڭ گەرچە ئاز بولسىمۇ ئەمەل ـ ئىبادەتنى ئۈزۈلدۈرمەي قىلىشقا قىزىقتۇرۇشى، ئۈزۈلمەي دۋاملاشمىغان كۆپ ئەمەلنى ياقتۇرماسلىقى ئىسلامنىڭ ۋاقىتتىن ئەڭ ئۈنۈملۈك ۋاستە ئارقىلىق پايدىلانغانلىقىدىندۇر. چۈنكى ئاز ئەمەلنى ئۈزۈلدۈرمەي، ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇشى، ئاددىي، ئەرزىمەس ئىشنى بىلمەستىن تاغدەك ۋەزىنگە ئىگە قىلىدۇ. ئەمما ئىنساندا ئۆتكۈنچى بارلىققا كەلگەن قىزىقىش ئۇنى كۆپ قىلىشقا چېكىدىن ئاشۇرىۋېتىشكە ئېلىپ بارىدۇ ـ يۇ، كېيىن زېرىكىش غالىپ كېلىپ ئەمەل ئىبادەت ئۈزۈلۈپ قالىدۇ، مانا بۇ ئىسلام ياقتۇرمايدىغان ئىش.

مەسرۇق مۇنداق دەيدۇ: ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قايسى ئەمەلنى بەك ياخشى كۆرەتتى؟ دەپ سورىسام: (ئاز بولسىمۇ) داۋاملاشقان ئەمەلنى، دەپ جاۋاب بەردى. كېچىسى قايسى ۋاقىتتا قوپاتتى؟ دەپ سورىسام: خورازنىڭ چىللىغىنىنى ئاڭلىغان ۋاقىتتا قوپاتتى، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 6461)

ۋاقىت بەندىلەرگە يۈكلەنگەن تەكلىپلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغاندەك ۋاقىت ئاللاھ تائالا كىشىلەرگە ئەۋەتكەن ياخشى يامان بارلىق مەسىلىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان بولۇپ، بۇ مەسىلىلەر دىققەت قىلغان كىشىگە نىسبەتەن ھەقىقىي نەسىھەت ۋە قىممەتلىك دەرسلەر بىلەن تولغان. «ئاللاھ كېچە بىلەن كۈندۈزنى ئالماشتۇرۇپ تۇرىدۇ، بۇنىڭدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئەلۋەتتە ئىبرەت بار.» [سۈرە نۇر 44]

## 923ـ سۇئال: زاماندىن ئىبرەت ئېلىش دېگەن ئۇقۇمنىڭ مەنىسى

زاماندىن ئىبرەت ئېلىش ئۇقۇمى تارىخنى تەتقىق قىلىش، ئاللاھنىڭ ئەتراپ ئالەمدىكى دەلىللىرىگە دىققەت قىلىش، ھەرقايسى قەۋملەر قانداق قەد كۆتۈردى؟ قانداق ۋەيران بولدى؟ قانداق گۈللىنىپ نېمە سەۋەبتىن چېكىندى؟ بۇنى ئويلىنىش بولۇپ ئاللاھ ئەززە ۋە جەللە كىشىلەردىن ھەرقايسى دەۋرلەرگە قاراپ بېقىشنى، ئۇلاردىن تەجرىبە ساۋاق ئېلىپ توغرا يۈزلىنىش تېپىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

ئۆمۈر قىسقىدۇر. ئىنساننىڭ ھاياتلىق دائىرىسىمۇ تاردۇر. ئەقىل بىكىنىۋېلىش، قورۇنۇش بىلەن مەۋجۇتلۇقنى، يارقىنلىقنى، ئۆتكۈرلۈكنى نامايەن قىلالمايدۇ. بۇنىڭ ئۈچۈن تۇرىۋاتقان ماكاندىن كەڭ كائىنات قوينىغا، ياشاۋاتقان زاماندىن ھاياتلىقنىڭ ئۇزۇن ئەسىرلىرىگە يۈرۈش قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. تەتقىقات ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق ئالەم، ئۆتمۈش ۋە كەلگۈسى توغرىسىدا ئىزدىنىپ ۋە كۈزۈتۈپ، دۇنياغا بولغان بىلىمنى، ئالەملەرنىڭ پەرۋەردىگارىغا بولغان تونۇشنى چوڭقۇرلاشتۇرىدىغان كۆپلىگەن پايدىلىق تەپەككۇرلەر، قىسسىلەر، كۆز ـ قاراشلار ۋە ۋەقەلەرگە ئېرىشكىلى بولىدۇ. ئىسلام دىنى مۇستەھكەم ئىماننى، ئويلىنىش، تەپەككۇر قىلىش، ئىزدىنىش ۋە تاللاش، مۇلاھىزە يۈرگۈزۈشتىن ئىبارەت پۇختا ئاساسلار ئارقىلىق بارلىققا كەلتۈرىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام مۇسۇلمانلارنى ئۇزۇن سەپەر ۋە ئەتراپلىق ساياھەتلەرنى قىلىشقا تەكلىپ قىلدى، ئۇلارنى ئويۇن ـ تاماشا ئۈچۈن ئەمەس بىلىم ۋە پايدىغا ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن ئىچ پۇشۇغىنى ۋە ۋاقتىنى ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئىزدىنىش، تەتقىق قىلىش، جانلىقلار ۋە جانسىزلاردىن ئىبرەت ئېلىش ئۈچۈن زېمىنىنىڭ شەرق ۋە غەربىنى ئايلىنىشقا ئىلھاملاندۇردى.

ۋاقىتنىڭ ماھىيىتىنى ئەقىل بىلىشتىن ئاجىز، بىز پەقەت ئۇنىڭ ماددىدا قالدۇرغان تەسىرىنىلا بىلىمىز. بەلكىم ساقلىنىپ قېلىش ياكى يوقىلىشنىڭ سىرى ۋاقىتقا يوشۇرۇنغان بولۇشى مۇمكىن. بۇنى پەقەت شەيئىلەرنىڭ ئاشكارا ۋە مەخپىي تەرەپلىرىنى تولۇق بىلىدىغان زاتلا بىلىدۇ. بىز

ۋاقتىنىڭ ئۆتۈشىدىن توغرا پايدىلىنالىساق ئۆزىمىزگە پەرۋەردىگارىنىڭ ھوزۇرىدا قېرىش، چىرىش بىلەن يوقالمايدىغان مەڭگۈلۈكنى قولغا كەلتۈرىمىز.

# ئونىنچى بۆلۈم. ئىسلامىي ئائىلە

## بىرىنچى باب. ئائىلىنىڭ قۇرۇلۇشى

### 924ـ سۇئال: ئەرخوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ بەختلىك بولۇشىنىڭ كاپالىتى

ئەرـ خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ بەختلىك ھالدا داۋام قىلىشى ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسىنىڭ ئۆز ئۈستىدىكى مەسئۇلىيەت ۋە بىر ـ بىرىنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى تونۇشىغا باغلىقتۇر. ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ سائادىتى ئەر خوتۇن ـ ھەر ئىككىسىنىڭ بىر ـ بىرىگە بولغان قىزغىن مۇھەببىتىگە ۋە سەمىمىي مۇئامىلىسىگە باغلىقتۇر. ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ كامالىغا يېتىشى ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىنىڭ بىر ـ بىرىگە قانداق مۇئامىلە قىلىشى ۋە بىر ـ بىرىنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى قانداق ئادا قىلىشى كېرەكلىكىنى بىلىشىگە باغلىقتۇر.

### 925ـ سۇئال: ئىسلامدا ئۆيلىنىشنىڭ ھۆكۈمى

ئۆيلىنىش ـ ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتلەردىن ئۆيلىنىشكە قادىر بولالىغان كىشىلەر ئۈچۈن سۈننەتتۇر. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ياشلار جامائەسى ! ئاراڭلاردىن ئۆيلىنىشكە قادىر بولالايدىغانلار ئۆيلەنسۇن، چۈنكى ئۆيلىنىش كۆزنى هارامغا قاراشتىن، ئەۋرەتنى هارام ئالاقىدىن ساقلايدۇ. ئۆيلىنىشكە قادىر بولالمىغانلار روزا تۇتسۇن، چۈنكى روزا شەھۋەتنى كېسىدۇ دېگەنىدى، دېدى. (مۇسلىم: 1400)

چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىدىن يۈز ئۆرۈگەن كىشى ئەگەر باشقا بىر يولنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدىن ئەلا كۆرۈپ يۈز ئۆرۈگەن بولسا، ئۇ، ئىسلام دىنىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ. ئەگەر ئۇ، ئۆزىگە قاتتىق تەلەپ قويغانلىق يۈزىسىدىن، ئۆيلەنمەى يالغۇز ئۆتۈپ ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش بىلەن مەشغۇل بولۇشنى مەقسەت قىلىپ ئۆيلىنىشتىن يۈز ئۆرۈگەن بولسا، ئۇ كىشى بىدئەت (دىندا بولمىغان ئىش) نى سادىر قىلغان بولىدۇ، بۇ ھالەتتە ئۇ، ئاللاھنىڭ ئالدىدا گۇناھكار بولىدۇ، بۇدۇنيادا بولسا بىھۇدە جاپا تارتىپ، ئاخىرەتتە ئازاپقا دۇچار بولىدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنىدا ئۆزىنى قىيناشقا ئورۇن يوق. بۇ دىننى قىينىلاشتۇرۇشقا ئورۇنغان ھەر قانداق كىشى ئۆزىنى بىھۇدە ئاۋارە قىلغان بولىدۇ ۋە ئاخىرىدا مەغلۇبىيەتكە ئۇچرايدۇ.

ئىسلام دىنىدا ھەرقانداق ئىشنىڭ مەلۇم بىر سىستېمىسى بار. مۇسۇلمانلار شۇ سىستېما بويىچە ئىش كۆرۈشكە بۇيرۇلغان. كىشىلەر دىنغا قانچىلىك ئاكتىپ بولۇپ، ئىخلاسمەنلىك كۆرسىتمەن دېسىمۇ، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەرگىزمۇ ئېشىپ كېتەلمەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ئىنسانىيەتنىڭ پېشۋاسى ۋە پۈتۈن ياخشىلىقلارنىڭ ئۈلگىسىدۇر. ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئەخلاقىنى مەدھىيىلەپ «سەن ھەقىقەتەن بۈيۈك ئەخلاققا ئىگە سەن» دەيدۇ. (نۇن سۈرىسى 4 ـ ئايەت)

دېمەك: ئۆيلىنىش ـ ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن ئۇنىڭغا قادىر بۇلالىغان كىشىلەر ئۈچۈن نورمال ھاللاردا يەنى ئۆيلەنمىسە زىنا ـ ھارام ئىشلارغا چۈشۈپ قالماسلىقىدىن خاتىرجەم بۇلالىغان، ئەگەر ئۆيلەنسىمۇ ئايالىنىڭ ھەقلىرىنى ئادا قىلىشقا قادىر بولۇپ، ئىقتىسادىي

شارائىتمۇ هازىر بولغان كىشىلەر ئۈچۈن سۈننەتتۇر. ئەگەر كىشى زادى ئۆيلەنمىسە ئۇنىڭ زىنا ـ هارام ئىشلارغا چۈشۈپ قېلىش ئېھتىمالى كۈچلۈك بولۇپ، ئۆيلىنىشكىمۇ قۇدرىتى يېتىدىغان ۋە شەرت ــ شارائىتى تولۇق بولغان بولسا، ئۇ كىشىنىڭ دەرھال ئۆيلىنىشى پەرزدۇر. بۇ ھالەتتە، ئەگەر ئۇ ئۆيلەنمىسە گۇناھكار بولىدۇ. ئەگەر كىشى ئۆيلەنسە ئايالىنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى ھەقلىرىنى ئادا قىلالماسلىقىدىن، ياكى ئايالىغا زۇلۇم قىلىپ قويۇپ گۇناھكار بولىشىدىن قورقسا يەنى ئۆزىدە ئىشەنچ بولمىغان بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى ھارامدۇر. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى ئېھتىياجلىرىنى قاندۇرالمايدىغان كىشى ئۆيلىنىشكە لايىق ئەمەستۇر.

## 926ـ سۇئال: ئىسلامىي نىكاھنىڭ پايدىلىرى

ئىسلامدا توي قىلىش ئارقىلىق ئىنسانىنىڭ جىنسىي تەلىپىنى قاندۇرۇپ، بۇ ئارقىلىق نامەھرەملەرگە قاراشتىن كېلىپ چىقىدىغان گۇناھلاردىن يىراق بولۇش مەقسەت قىلىنغاندەك قىلسىمۇ ، ئەمەلىيەتتە بۇ ئىسلامدىكى نىكاھلىنىشنىڭ ئاساسىي مەقستى ئەمەستۇر. ئۇنداقتا ئۇنىڭ غايىسى زادى نېمە؟ ئۇنىڭ تۆۋە ندىكىدەك بىر قانچە تۈرلۈك غايىسى بار.

1 ـ مۇسۇلمانلارنىڭ سانىنى كۆپەيتىش ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خۇرسەن بولىدىغان سۈننىتىنى ئادا قىلىش. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۆيلىنىشتىكى بىرىنچى غايىسى پەرزەنت كۆرۈپ، ئۇنى دىن، مىللەت ۋە ۋەتەن ئۈچۈن پايدىلىق بولغان، ئۆزىنىڭ ئىرادىسىگە ۋارىسلىق قىلىدىغان دىيانەتلىك، ياخشى ئەۋلاد قىلىپ يېتىشتۈرۈپ چىقىشنى ئارزۇ قىلىشتىن ئىبارەت بولىدۇ.

2 ـ ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىشىش ئۈچۈن نەپسىنى گۇناھلاردىن ساقلاش. مەلۇمكى، مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۆيلىنىشتىن بولغان مەقستى ئۆزىنىڭ جىنسىي ھەۋىسىنى ھالالدىن قاندۇرۇش ئارقىلىق ھارام ـ زىنا ئىشلاردىن ساقلىنىشتىن ئىبارەتتۇر.

جىنسىي ھەۋەسنى ئۆزىنىڭ ھالال ئايالى ئارقىلىق ئادا قىلىش كىشىنىڭ ئىپپەتلىك بولۇشىغا تۈرتكە بولىدۇ، لېكىن بۇنداق ئىپپەتنى ھاسىل قىلىش ئاۋۋال نىيەت بىلەن بولىدۇ، ئەگەر كىشى پۈتۈن ھىممىتىنى ۋە نىيىتىنى ئۆزىنىڭ جىنسىي ھەۋىسىنى قاندۇرۇشقىلا بېغىشلىغان ھالدا ئۆيلىنىدىكەن، ئۇ باشقا مەخلۇقاتلاردىن قىلچە پەرقلەنمىگەن بولىدۇ. شۇڭا ئۆيلىنىشتىن مەقسەت ئالدى بىلەن ئۆزىنى ھارامدىن ساقلاش ئارقىلىق ئىپپەتلىك بولۇشنى غايە قىلىش ۋە جىنسىي ھەۋىسىنى ھالالدىن قاندۇرىشنى نىيەت قىلىشتىن ئىبارەت بولۇشى لازىم.

دېمەك: ھارامدىن ساقلىنىپ ئىپپەتلىك بولۇش نىيىتىدە ئۆيلەنگەن كىشى، ئۆيلىنىشى ئارقىلىق چوقۇم ئىپپەتلىك بولالايدۇ. ئەمما، پەقەت ئۆزىنىڭ جىنسىي ھەۋىسىنى قاندۇرۇش نىيىتى بىلەنلا ئۆيلەنگەن كىشى، ئۆيلىنىش ئارقىلىقمۇ ئۆزىنىڭ ھەۋىسىنى قاندۇرالمايدۇ. نەتىجىدە، ھارام ئىشلاردىنمۇ خالىي بولالمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭدا ھارامدىن ساقلىنىشتىن ئىبارەت بولغان ياخشى نىيەت بولمىغاچقا، ئۇنىڭدا قانائەتمۇ بولمايدۇ. ئىنسانىنىڭ نەپسى تويسىمۇ كۆزى تويمايدۇ. ئۇنى پەقەت قانائەتلا تويغۇزالايدۇ.

3 ـ مۇسۇلمان پەرزەنتلەرنى يېتىشتۈرۈش. ئەر ـ ئايال بىر تۆشەكتە بولماقچى بولغاندا ئۆزلىرىگە ياخشى ئەۋلاد بېرىلىشنى تەلەپ قىلىشىدۇ.

4ـ ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىنمۇ ياخشى پەرزەنتنىڭ دۇئاسىدىن بەھرىمەن بولۇش. ئىنسان ئۆلگەندىن كېيىنمۇ، ئۇنىڭغا ساۋابى يېتىپ تۇرىدىغان ياخشىلىقلارنىڭ بىرى، پەرزەنت كۆرۈپ

ئۇنى ياخشى تەربىيىلەشتۇر. بەزىلەر ئەگەر ئۇ بالا ئاتا ـ ئانىسىغا دۇئا قىلىدىغان ياخشى پەرزەنت بولماستىن، ئۇنىڭ ئەكسىچە بولۇپ چىققان بولسا قانداق بولىدۇ؟ دېيىشى مۇمكىن، بالىلارنىڭ مۇنداق بولۇپ چىقىشى ئۇ كىشىنىڭ ياخشى نىيىتىگە زىيان يەتكۈزمەيدۇ. ئەمما ياخشى نىيەتنى كۆزلىگەن دىيانەتلىك كىشى ئەگەر پەرزەنتلىرىنى ياخشى تەربىيىلەپ ئۆز بۇرچىنى ئادا قىلسا، پەرزەنتلىرىمۇ ئۇنىڭ ئەجرىنى قايتۇرىدۇ، ئۇ ۋاپات بولغاندىن كېيىنمۇ ھەققىدە دۇئا قىلىپ تۇرىدۇ.

5. كۆڭۈلنى راھەتلەندۈرۈش. ئىنساننىڭ كۆڭلى كۆپىنچە، ئۇنىڭ ئىرادىسىگە قارشىدۇر. ئۇ، ھەقتىن قاچىدۇ، مەنئى قىلىنغان ئىشنى ياقتۇرىدۇ. ئەگەر ئۇنى بىرەر ئىشقا زورلىسا، شۇ ئىشقا ئادەتلىنىدۇ. بۇ ئارقىلىق چىداملىق بولىدۇ، ئۇنى لەززەتلەر بىلەن راھەتلەندۈرسە، ئۇنىڭ پائالىيەتچانلىقى ئاشىدۇ. كىشى ئائىلە بىلەن كۆڭۈل ئېچىش ئارقىلىق غەم ـــ قايغۇ ۋە كۆڭۈلسىزلىكلەرنى ئۇنۇتىدۇ.

6. ئۆي ئىشلىرىدىن ئازات بولۇش. ئۆيلەنگەن كىشى تاماق ئېتىش، كىر يۇيۇش ۋە ئۆي سۈپۈرۈش قاتارلىق ئۆي ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل بولۇشتىن ئازات بولغان بولىدۇ. ئىنساندا ئەگەر جىنسىي ھەۋەس بولمىغان تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ ئۆزى يالغۇز تەنها ئۆتىشى ۋە ئۆي ئىشلىرىنىڭ ھۆددىسىدىن چىقىشى قىيىن ئىش. چۈنكى ئۇ، ئۆي ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل بولۇپ قالسا، مەئىشەت ئۈچۈن ئىشلەشكە، دىن ۋە ۋەتەن ئۈچۈن خىزمەت قىلىشقا سەرپ قىلىدىغان ۋاقىتلىرىنىڭ كۆپ قىسمى زايا بولۇپ كېتىدۇ. ياخشى ئايال بۇ ئىشلارنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى ئارقىلىق ئېرىنىڭ دىنىغا ۋە دۇنيالىقىغا ئەڭ ياخشى ياردەمچى بولالايدۇ. يالغۇزلۇق كىشىنىڭ ۋاقتىنى ۋە كۆڭلىنى مەشغۇل قىلىدىغان بىر كەمچىللىكتۇر.

7. ئۆزىنى چېنىقتۇرۇش. ئۆيلەنگەن ئەر كىشى شۇ ئائىلىنىڭ ئىگىسى ۋە باشلىقى ھېسابلىنىدۇ. ئۇ، ئائىلىدىكىلىرىنىڭ ھالىدىن خەۋەر تېپىش، دىنىي تەلىماتلارنى ئۆگىنىشكە ئۈندەش، ئاياللىنىڭ قىسمەن يېتەرسىزلىكى ۋە ئۆزگىرىشچان مىجەزىگە سەۋرچانلىق بىلەن مۇئامىلە قىلىش، بالىلىرىنى ياخشى تەربىيىلەش، ئۇلار ئۈچۈن ھالال كەسىپ قىلىپ ئىشلەش قاتارلىق مەسئۇلىيەتلەر ئارقىلىق ئۆزىنى كۆپلىگەن جاپالىق ۋە شەرەپلىك ئىشلار بىلەن چېنىقتۇرۇپ يېتىشتۈرىدۇ. بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسى شەرەپلىك ۋە ئۇلۇغ ئىشلاردۇر.

يەنى ھەركىشى ئۆز ئائىلىسىدىكىلەردىن، خۇددى چوپان پادىلىرىدىن مەسئۇل بولغاندەك مەسئۇلدۇر. پادىلارنى زايا قىلىۋەتمەستىن، ياخشى مۇھاپىزەت قىلىپ، ئۇبدان بېقىش ئارقىلىق ئۆزىنىڭ بۇرچىنى ئادا قىلغان چوپان خوجايىنىنىڭ مۇكاپاتىغا ئېرىشكەندەك، ئۆز ئائىلىسىدىكىلىرىنىڭ ھەقلىرىنى ئادا قىلىپ، ئۇلارنى ياخشى تەربىيىلەپ يېتىشتۈرگەن ئاتىمۇ ئاللاھ تائالانىڭ مۇكاپاتىغا ئېرىشىدۇ، ئەكسىچە ھالدا جازاغا يولۇقىدۇ دېگەنلىكتۇر.

8. ئۆيلىنىش ئارقىلىق ئەر ـ ئايال ئىككىسى بىر ـ بىرىگە تېگىشلىك بولغان ھەق ـ ھوقۇقلاردىن ئورتاق مەنپەئەتلىنەلەيدۇ. ئەر كىشى ئايال كىشىنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك ۋە باشقىلار قاتارلىق ھاياتتىكى بارلىق ئېھتىياجلىرىنى تولۇقلاشنى ئۆز ـ ئۈستىگە ئالىدۇ.

9. ئۆيلىنىش ئارقىلىق كىشىلەر يات ئائىلىلەر، قەبىلىلەر، ھەتتا مىللەتلەر ئوتتۇرىسىدا ئۆزئارا تۇغقانچىلىق رىشتىنى باغلايدۇ، بىر ـ بىرىنى تونۇمايدىغان ئائىلىلەر، ئۆزئارا قۇدىلىشىش ئارقىلىق بىر ـ بىرى بىلەن تونۇشۇپ تۇغقان بولۇپ كېتىدۇ. ئۇلار ئاخىرى بىر ـ بىرىدىن مىراس ئالىدۇ.

### 927- سۇئال: ئائىله قۇرۇشنىڭ ئومۇمىي غايىلىرى

ئىسلام دىنى كىشىلەرنى ئۆيلىنىشكە ئۈندەشتە، ئۆيلىنىشنى ئائىلە قورۇشنىڭ قانۇنلۇق بىر يولى، ياخشى پەرزەنتلەرنى يېتىشتۈرۈشنىڭ بىر ۋاستىسى، هارام ئىشلاردىن ساقلىنىشنىڭ بىر قالقىنى ۋە جىنسىي هەۋەسنى هالالدىن قاندۇرۇشنىڭ بىر چارىسى دەپ هېسابلاپلا قالماستىن، بەلكى ئۇنى ئىنسانىيەتنى ئەڭ هۆرمەتلىك، شەرەپلىك بىر ماقامغا كۆتۈرۈش يولىدىكى بىر ۋاستە دەپ قارايدۇ. شۇنداقلا، ئىسلام دىنى ئۆيلىنىش مەسىلىسىنى هاياتلىقنىڭ هەممە تەرەپلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ۋە مۇسۇلمانلارنىڭ بەخت ـ سائادىتىگە تولۇق كاپالەتلىك قىلىدىغان ئۆلگىلىك ئىسلامىي بىر جەمئىيەتنى بەرپا قىلىشنىڭ بىردىن ـ بىر قانۇنلۇق يولى، دەپ هېسابلايدۇ.
ئائىلە قۇرۇش ئىجتىمائىي ، سىياسى، ئىقتىسادىي، ئەخلاقىي، جىسمانىي، روهىي قاتارلىق ئالتە تەرەپتىكى غايىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

### 928- سۇئال: ئائىله قۇرۇشنىڭ ئىجتىمائىي غايىسى

ئىسلام دىنى كىشىلەرنى ئۆيلىنىپ ئائىلە قۇرۇشقا ئۈندەش ئارقىلىق جەمئىيەت ئەزالىرىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى بىر ـ بىرى بىلەن بولغان ئىجتىمائىي مۇناسىۋەتلەرنى كۈچەيتىش، ئۇلارنى بىرلەشتۈرۈش ۋە شەخسلەر، جامائەتلەر، مىللەتلەر ئوتتۇرىسىدىكى دىنىي قېرىنداشلىقنى كۈچلەندۈرۈش قاتارلىق ئېسىل غايىلەرنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنى مەقسەت قىلىدۇ. بۇغايىلەرنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يولىدا، ئىسلام دىنى پۈتۈن مۇسۇلمانلارنى ئۇلارنىڭ مىللىتى، ئىرقى، رەڭگى ۋە تىلى بىلەن هېسابلاشماستىن، بىر ئۈممەت دەپ سانىدى. ئەرەب بىلەن ئەجەمنىڭ، قارا تەنلىك بىلەن ئاق تەنلىكنىڭ، شەرقلىك بىلەن غەربلىكنىڭ بىر ـ بىرى بىلەن ئۆيلىنىپ ئائىلە قۇرۇشىغا يول قويدى. ئىسلام دىنى بۇ ئىلغارلىقى بىلەن ئىنسان جىنسىنىڭ بىرلىكىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتا دۇنيادىكى پۈتۈن دېموكراتىك قانۇنلارنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كەتتى.

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى دىنىي قېرىنداشلىقنى جارى قىلدۇرۇش ئۈچۈن مۇسۇلمانلارنى ئۆز تۇغقانلىرىدىن بولمىغان ياتلاردىن ئۆيلىنىشكە چاقىردى. چۈنكى ئۇرۇق ـ تۇغقانلار بىر ـ بىرى بىلەن ئۆيلىنىش ۋاستىسى بىلەن بىرلەشمىسىمۇ، ئۇلار ئۇرۇق ـ تۇغقانلىق ۋاستىسى بىلەن بىرلىشىدۇ ۋە بىر ـ بىرىگە ياخشىلىق قىلىشىدۇ. ياتلاردىن، تونۇشمايدىغان قەبىلىلەردىن ئۆيلەنگەن كىشى ئۇلار بىلەن بۇ قۇدا ـ باجىلىق ۋاستىسى ئارقىلىق تۇغقانلىق مۇناسىۋىتى ئورنىتىدۇ، بىر ـ بىرى بىلەن تۇغقان بولىدۇ. شۇڭا، ئۆزىنىڭ تۇغقانلىرىدىن بولمىغان يات قەبىلىلەر، مىللەتلەر ۋە ئىرقلاردىن ئۆيلىنىش مۇسۇلمانلارنىڭ ئۆزئارا قېرىنداشلىق رىشتىسىنى كۈچەيتىدۇ، ئىسلام دۇنياسىنى بولسا كۈچلەندۈرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئائىلە قۇرۇشنىڭ ئىجتىمائىي غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشتا بىزگە ئەڭ ياخشى ئۆلگىنى كۆرسەتكەن. ئۇ ئاياللىرىنى بىر قەبىلىدىنلا ئالماستىن، بەلكى ئۇ، ئوخشاشمىغان قەبىلىلەردىن ئۆيلەنگەن، بۇنىڭ بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ قەبىلىلەر ئارىسىدىكى بىرلىكى ۋە هەقىقىي دىنىي قېرىنداشلىقى قۇدا ـ باجىلىق ۋاستىسى ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشقان. ساهابىلار ۋە كېيىنكى دەۋرلەردىكى مۇسۇلمانلارمۇ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنى ئۆزلىرىگە ئۆلگە قىلىپ دىنىي قېرىنداشلىق مۇناسىۋىتىنى شۇنداق باغلاپ كەلدى.

### 929- سۇئال: ئائىله قۇرۇشنىڭ سىياسىي غايىسى

ئىسلام دىنى ئائىلە قۇرۇشنى، ئىسلام مىللىتىنىڭ قۇدرەت تېپىشى، تەرەققى قىلىشى ۋە

رىقابەتچى كۈچلەرنىڭ ئالدىدا قەد كۆتۈرۈپ تۈرۈشى يولىدا ئالاھىدە رول ئوينايدىغان، مۇھىم بولغان سىياسىي غايىلەرنىڭ ۋاستىسى دەپ قارايدۇ.

ئىسلام جامائىتى مۇشرىك ۋە زالالەت كۈچلىرىگە نىسبەتەن دىڭىزدىن بىر تامچە بولغان ھالدا باشلاندى. مۇشرىكلەر سان، بايلىق ۋە كۈچ جەھەتتە مۇسۇلمانلاردىن ئالاھىدە ئارتۇق ئىدى. ئۇلار ھەر پۇرسەتتە بۇ يېڭى دىننى بۇشىكىدىلا بوغۇپ قويۇش پىلانىنى ئىشقا ئاشۇرۇشقا تىرىشاتتى. مۇسۇلمانلارنىڭمۇ ئۇلارغا قارشى ئۆزلىرىنى ھەرجەھەتتىن يېتىشتۈرۈشىگە توغرا كېلەتتى. ئۇلار روھىي ۋە ماددىي تەرەپلەردىن كۈچلىنىشنىڭ ئۇنسۇرلىرىنى قولغا كەلتۈرۈشكە مۇھتاج ئىدى. ھەقىقەتەن روھىي قۇۋۋەتنىڭ ئەڭ ئاساسلىق ئۇنسۇرى ئاللاھقا بولغان ئىماندا چىڭ تورۇش، ماددىي قۇۋۋەتنىڭ ئەڭ ئاساسلىق ئۇنسۇرى دىننى، ۋەتىنىنى قوغداش يولىدا غازاتلارغا چىداملىق بولغان ئەرلەر ئىدى. ئىسلام تارىخىنى ئوقۇغان كىشى ئىسلام دىنىنىڭ ئىپتىدائى دەۋرلىرىدە ئۆزلىرىدىن ھەسسىلەپ كۆپ ۋە كۈچلۈك بولغان مۇشرىك قەبىلىلىرىنىڭ ۋە شۇ ۋاقىتلاردا دۇنيانىڭ ئەڭ كۈچلۈك ئىمپىراتۇرلۇقلىرىدىن سانىلىدىغان رۇم ۋە پارس ئىمپىراتۇرلۇقلىرىنىڭ ئالدىدا قانداق قەد كۆتۈرۈپ تورالىغانلىقى ۋە ئاخىرىدا ئۇلارنى قانداق يەڭگەنلىكىدىن ھەيرانلىق ھېس قىلىدۇ.

مۇسۇلمانلاردىكى ئۆيلىنىش ئارقىلىق كۆپىيىش ئۇلارنى ئاز سانلىقتىن كۆپ سانلىققا، ئاجىزلىقتىن قۇدرەتكە، نامراتلىقتىن بايلىققا ئېلىپ چىقتى ۋە ئۇلارنىڭ نەسىللىرىنىڭ تا قىيامەتكىچە داۋام قىلىشى ئۈچۈن ئالاھىدە رولىنى كۆرسەتتى. ھازىرقى كۈندە پۈتۈن دۇنيادىكى مۇسۇلمانلارنىڭ سانى بىر مىلياردتىن ئاشقان بولسىمۇ، يەنىلا باشقا دىندىكىلەرنىڭ سانىغا نىسبەتەن ئازدۇر، شۇڭا ئۇلار رىقابەتچى كۈچلەرگە تاقابىل تۇرۇش ۋە مۇسۇلمانلىق سۈپىتى بىلەن ھۆر ياشاشلىرى ئۈچۈن كۆپىيىشتە، كۈچلىنىشتە يەنىلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىلىرىگە ئەمەل قىلىشقا ئىنتايىن مۇھتاجدۇر.

## 930- سوئال: ئائىلە قۇرۇشنىڭ ئىقتىسادىي غايىسى

شۈبھىسىزكى، ئائىلە قۇرۇش كىشىلىك ۋە ئىجتىمائىي ھاياتتا ئەھمىيەتلىك بولغان ئىقتىسادىي غايىلەرنى ئەمەلگە ئاشۇرىدۇ. ئۆيلەنمىگەن بويتاق كىشىلەرنىڭ كۆپۈنچىسى قانچىلىك كۆپ پۇل تاپقاندەك قىلسىمۇ، ئەمەلىيەتتە پېقىرلىقتا ياشايدۇ. بويتاق ھاياتتا بەرىكەت بولمايدۇ. يېمەك - ئىچمەك ،كىيىم - كېچەك ۋە باشقىمۇ چىقىملىرى ئادەتتە ھەسسىلەپ كۆپ بولىدۇ. ئەمما ئائىلە قۇرغان كىشى ئائىلىسىدىكىلەرگە چىقىم قىلغان بولسىمۇ، ئۇ راھەت، بەرىكەت ۋە خوشاللىق ئىچىدە ئۆتىدۇ. چۈنكى، ئاللاھ ئائىلە قۇرغانلارغا بەرىكەت ئاتا قىلىدۇ، ئائىلە ئەزالىرىنىڭ چىقىمىنى ئەر كىشى كۆتۈرگەندەك كۆرۈنگەن بىلەن ئەمەلىيەتتە، ئاللاھ ئۇلارنىڭ رىزقىنى كەڭ، پۇل - مېلىنى بەرىكەتلىك قىلىدۇ- دە، قىيىنچىلىق تارتمايدۇ. چۈنكى ئاللاھ ياراتقان ھەر قانداق بىر جانلىقنى رىزقى بىلەن ياراتقان ئىكەن، ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدىغان كىشىمۇ بۇ سەۋەبتىن پېقىر بولۇپ قالمايدۇ. بەزى كىشىلەرنىڭ كىرىمىنىڭ يېتەرسىزلىكى ئۇلارنىڭ ئائىلە قۇرۇشتىن ۋە پەرزەنت كۆرۈشتىن باش تارتىشلىرى ئۈچۈن ئۆزرە بولالمايدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنى پاكلىق ۋە تەقۋالىق دىنىدۇر. شۈبھىسىزكى، ئائىلە قۇرغان كىشىلەردىن قىسمەنلىرى ئىقتىسادىي جەھەتتىن بەك ياخشى بولالمىسىمۇ، ئائىلە ھاياتى پاك ۋە شەرەپلىك ھايات بولغاچقا، ئۇنىڭ بەرىكىتى، ياخشىلىقلىرى كىشىگە سائادەت بېغىشلايدۇ. ئائىلە ھاياتىدىكى ئەر - ئايال ئوتتۇرىسىدىكى مۇھەببەت ۋە باللار بىلەن بولغان مېھرى - شەپقەت، سۆيگۈ سايىسىدا دۇنيانىڭ بەزى غەم -

قايغۇلىرى ۋە قىينچىلىقلىرى ھېس قىلىنمايدۇ. نەتىجىدە، كىشى بەختلىك ئۆمۈر سۈرىدۇ. بەخت ـ سائادەت دېگەن مانا مۇشۇ. بۇنىڭغا نېمە يەتسۇن. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيلىنىشكە ماددىي جەھەتتىن ئاجىز كىشىلەرنىمۇ دەرھال ئۆيلىنىشكە چاقىرغان.

ئۆيلىنىش بەرىكەت تېپىشنىڭ ۋاسىتىسىدۇر. مۇسۇلمان كىشى بۇنى ئەلۋەتتە ياخشى چۈشىنىدۇ. چۈنكى، ئۆيلىنىش كۆڭۈلنى يامان غەرەزلەردىن، ئۆزىنى ھارام ئىشلاردىن ساقلىغانلىق ئېتىبارى بىلەن ئەر ـ ئايال ئىككىسىنى روھىي تەرەپتىن يۇقىرى دەرىجىگە كۆتۈرىدۇ، ئۇلارنىڭ تەقۋادار بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. تەقۋادارلىق پۈتۈن ياخشىلىقلارنىڭ تۈرتكىسى ۋە پۈتۈن پەزىلەتلەرنىڭ ئاملىدۇر.

## 931ـ سۇئال: ئائىلە قۇرۇشنىڭ ئەخلاقىي غايىسى

ئىسلام دىنى ئۆيلىنىش ئىشىنى ياشلارنى بۇزۇقچىلىقلاردىن ساقلاش ۋە جەمئىيەتنى يامان ئاقىۋەتلەردىن قوغداش ئۈچۈن ئەڭ ياخشى قالقان دەپ ھېسابلايدۇ. شۇڭا ئۇ ياشلارنى بۇرۇنراق ئۆيلىنىشكە تەشەببۇس قىلىدۇ. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ياشلار جامائەسى ! ئاراڭلاردىن ئۆيلىنىشكە قادىر بولالايدىغانلار ئۆيلەنسۇن، چۈنكى ئۆيلىنىش كۆزنى ھارامغا قاراشتىن، ئەۋرەتنى ھارام ئالاقىدىن ساقلايدۇ. ئۆيلىنىشكە قادىر بولالمىغانلار روزا تۇتسۇن، چۈنكى روزا شەھۋەتنى كېسىدۇ دېگەنىدى، دېدى. (مۇسلىم: 1400)

بۇ ھەدىسنىڭ مەنىسى: ئۆيلىنىشكە ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن قۇدرىتى يېتىدىغان ياشلار ئۆيلەنسۇن. چۈنكى، ئۆيلىنىش كىشىنىڭ دىنىنىڭ يېرىمىنى تاماملايدۇ، كۆڭۈلنى راھەتلەندۈرىدۇ، ئۆزىنى ھارامدىن ساقلايدۇ. توي قىلىشقا شەرت ـ شارائىتى ھازىر بولمىغانلار روزا تۇتسۇن. چۈنكى روزا جىنسىي ھەۋەسنى پەسەيتىدۇ ۋە ھارام ئىشلارغا يۈزلىنىشتىن توسىدۇ دېگەنلىكتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەدىسىدە، ياشلارغا خىتاب قىلىشىدىكى سىر شۇكى، ياشلاردىكى جىنسىي قۇۋۋەت كۈچلۈك بولىدۇ. ئۇلاردىكى ھەۋەس ئۇلارنى ئۆيلىنىشكە بەكمۇ ھاجەتمەن قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئۆيلىنىشتىن يۈز ئۆرۈشلىرىدىن كېلىپ چىقىدىغان دىنىي ۋە ئەخلاقىي زىيانلار باشقىسىغا نىسبەتەن چوڭ ۋە ئېغىر بولىدۇ. ئەمما ئائىلە قۇرغان كىشى ئۆزىنىڭ دىنىنى ۋە ئەخلاقىنى ھەرتۈرلۈك بۇزۇقچىلىقلاردىن ساقلاپ قالالايدۇ.

## 932ـ سۇئال: ئائىلە قۇرۇشنىڭ ساقلىق تەرەپتىن بولغان غايىسى

ئىسلام دىنى، ئىسلامىي ئائىلە قۇرۇشقا ئۈندەشتە، ياشلارنىڭ ساقلىقنى ساقلاشنى مەقسەت قىلىدۇ. چۈنكى، ئۆيلىنىش يېشىغا يەتكەنلەرنىڭ ئۆيلىنىش ئىشىنى تېز ھەل قىلمىغاندا، ئۇلار زىنا ـ پاھىشە يوللىرىغا كىرىپ كېتىشتىن ھېچ ئىككىلەنمەيدۇ. چۈنكى كىشى قانچىلىك تەقۋا بولسىمۇ، بۇ تەقۋالىقنىڭ كۈچى جىنسىي شەيتاننىڭ ئالدىدا گاھىدا ئاجىزلىق قىلىدۇ. ئۇ قانچە قىلىپ ئۆزىنى ھارامدىن ساقلىيالىسىمۇ، پىكىر ـ خىيالىنى جىنسىي خىياللاردىن ساقلىيالمايدۇ. بۇنداق پىكىرلەر ۋە خىياللار ھالاردا كۆپ ھاللاردا كىشىنىڭ يامان يوللارغا كىرىپ كېتىشىگە شەرت ھازىرلايدۇ. زىنا ـ پاھىشە ئىشلارنى قىلغانلار ھەرخىل ئاغرىقلارغا دۇچار بولىدۇ. شىپاسى يوق ئەڭ ۋەھشىي ئاغرىق ”ئېيدىز“كېسىلى بولسا پەقەت زىنا ـ پاھىشىنىڭ سەۋەبىدىن كېلىپ چىقىدۇ.

ئۆيلەنگەن كىشىلەر بۇنداق شاقاۋەتلەردىن خالىدۇر. چۈنكى، ئۇلار جىنسىي ھەۋەسنى ئۆزلىرىنىڭ ھالال ئاياللىرى ئارقىلىق قاندۇرغاچقا، ئۇلار ھارام ـ زىنا ئىشلاردىن ساقلىنالايدۇ. نەتىجىدە، ئۆزلىرىنىڭ ساقلىقىنى ساقلاپ قالىدۇ.

## 933- سوئال: ئائىلە قۇرۇشنىڭ روھىي تەرەپتىن بولغان غايىسى

ئىسلام دىنى ئائىلە قۇرۇشنى تەقۋالىقنى كۈچەيتىش، كۆڭۈلنى روھلاندۇرۇش ۋە پەزىلەتلەرنى ئۆستۈرۈشنىڭ ۋاستىسى دەپ ھېسابلايدۇ. چۈنكى، ئائىلە ھاياتى بىر - بىرىگە مېھىر ــ شەپقەت كۆرسىتىش، بىر - بىرى ئۈچۈن ئۆز مەنپەئەتىدىن كېچىش قاتارلىق ئالىيجاناپلىقنىڭ ئۆستىگە قورۇلغان بىر ھەمكارلىشىش ھاياتىدۇر. ئائىلە ھاياتىدا ئائىلە ئەزالىرى مەسئۇلىيەتلەرنى ئورۇنلاشقا، پەرزلەرنى ئادا قىلىشقا چېنىقىدۇ. ئەركىشىنىڭ ئائىلىسىدىكى ھاياتىنىڭ ھەممىسى ئۇنىڭ ئاللاھ رازىلىقىنى كۆزدە تۇتۇشتىن ئىبارەت نىيىتىنىڭ دۇرۇس بولۇش شەرتى بىلەن ئىبادەت قاتارىغا كىرىدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ بالىلىرىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامدىشى، ئۇلارنى تەربىيىلەپ يېتىشتۈرىشى، ئۇلارغا مېھىر ــ شەپقەت كۆرسىتىشى، ئايالىغا مۇھەببەت ئىزھار قىلىشى، ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلىشى قاتارلىق ئىشلىرىنىڭ ھەممىسى ئىبادەت. بۇ ئىشلارنىڭ ھەممىسىدە ئىبادەتنىڭ ساۋابىنى تاپىدۇ.

ئىسلام دىنى ئۆزىنىڭ ئادىللىقى ۋە ئىلغارلىقىدىن ئائىلە قۇرۇلىشى ئىشىدا، ئايال كىشىگە ئەر كىشىنىڭ ساۋابىدىن ئاز بولمىغان ساۋابلارنى ۋەدە قىلدى. چۈنكى، ئايال كىشىمۇ ئېرىنىڭ خىزمىتىنى قىلىش، ھاملدار بولۇپ بالا كۆتۈرۈش، ئۇنى ئېمىتىش، بېقىش تەربىيىلەش قاتارلىق مەسئۇلىيەتلەرنىڭ ھەممىسى ئۈچۈن ئاللاھنىڭ مۇكاپاتىغا لايىقتۇر.

دېمەك، ئائىلە قۇرۇپ، شۇ ئائىلىنىڭ مەسئۇلىيەتلىرىنى ئادا قىلىش، بالىلىرىنىڭ، ئايالىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىش يولىدا ئىشلەش كاتتا ئىبادەتتۇر. ئىبادەت روھنى غىزالاندۇرىدۇ ۋە ئۇنى يوقىرى ماقاملارغا كۆتۈرىدۇ. پەرزەنتلەرنى بېقىش ئۈچۈن ئىشلەش كاتتا ئىبادەت بولغانلىقىدىن، ئۇنىڭ يۈزىسىدىن گۇناھلار ئەپۇ قىلىنىدۇ. چۈنكى قۇرئاننىڭ تەلىماتى بويىچە، ياخشى ئەمەللەر يامان ئەمەللەرنى يوققا چىقىرىدۇ. ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى ئىككى قىزنى بالاغەتكە يەتكەنگە قەدەر باقسا، قىيامەت كۈنى كەلگەندە، ئۇنىڭ بىلەن ئىككىمىز مانا مۇشۇنداق بولىمىز دېگىنىچە بارماقلىرىنى جۈپلەپ كۆرسەتكەن. (مۇسلىم: 2631)

## 934- سوئال: ئىسلامدىكى مۇھەببەت

مۇھەببەت - قەلبنىڭ مەھبۇبى تەرەپكە بولغان مايىللىقى دېمەكتۇر. مۇھەببەت پەقەت قەلبتە بولىدۇ. ئەر - ئاياللىق ھاياتى پەقەت ئەر- ئايال ھەر ئىككىسىنىڭ بىر - بىرىگە بولغان چىن مۇھەببىتى بولغاندىلا بەختلىك ۋە سائادەتلىك بولالايدۇ. ئەر- ئاياللىق ھاياتتا ئورتاق مۇھەببەت ئىنتايىن ئەھمىيەتلىك نەرسىدۇر. مۇھەببەت ئەسلىدە، ھەر كىشى ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولالمايدىغان پاكىز، ئېسىل بىر ئەنئەنىدۇر. ئەمما ، ئەپسۇسلىنارلىقكى ، كۈنىمىزدە، مۇھەببەت سۆزى كۆپلىگەن كىشىلەرنىڭ قولاقلىرىغا چىرايلىق ئاڭلانمايدۇ. ئۇلار مۇھەببەت دېسە، ئۇنى بىر گۇناھ ئىش دەپ ھېسابلايدۇ. ئەمەلىيەتتە بولسا، پاك مۇھەببەت ــ بەخت - سائادەتنىڭ ئاچقۇچىدۇر. كىشىلەرنىڭ مۇھەببەت سۆزىنى بىر خىل گۇناھ - مەسىيەت دېگەن قاراش بىلەن چۈشىنىپ قېلىشىدىكى سەۋەب شۇكى، زامانىمىزدىكى بىر قىسىم كىشىلەر مۇھەببەت شوئارى ئاستىدا ئۆزىنىڭ ئايالى بولمىغان يات ئاياللار بىلەن يولسىز ئالاقە قىلىشىدۇ . پۈتۈن بۇززۇقچىلىقلارنى مۇھەببەت شوئارى ئاستىدا قىلىشىدۇ. بۇ خىل بۇززۇقچىلىقلارنى كۆرگەن خەلق مۇھەببەت دېگەن شۇنداق بولىدىكەن دەپ چۈشىنىپ، مۇھەببەت سۆزىنى يامان كۆرىدىغان ۋە

ئۇنىڭدىن نەپرەتلىنىدىغان بولۇپ قالغان.

ھەقىقىي پاك مۇھەببەت ئۇنىڭدىن نەپرەتلىنىدىغان رەزىل نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۇنى يولدا قوللانسا ئېسىل ئەنئەنىدۇر. پاك مۇھەببەت ـ قەلبنى گۈللەندۈرىدۇ. كىشى بىرسىگە كۆڭلىنىڭ مايىل بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا جاۋابكارلىققا تارتىلمايدۇ. بەلكى مۇھەببەتنى يامان يولغا قوللىنىپ، يولسىزلىق قىلغانلىقى ئۈچۈنلا جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ.

ئەڭ غەلىبىلىك مۇھەببەت تويدىن كېيىن ئەر ـ ئايال ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا بولغان مۇھەببەتتۇر. ئەمما تېخى ئۆيلەنمەستىن ۋايىغا يەتكەن مۇھەببەت كاپالەتسىز مۇھەببەت بولۇپ، بۇنداق مۇھەببەت كۆپ ھاللاردا قىز ــ ئوغۇل ھەر ئىككىسىگە پۇشايمان ۋە شاقاۋەت ئېلىپ كېلىدۇ. مۇھەببەتنىڭ غايىسى ھەرئىككىسىنىڭ بىرگە تۇرمۇش قۇرۇشى بولۇپ، ئەمەلىيەتتە تۇرمۇش قۇرالىغان مۇھەببەت مۇرادىغا يەتكەن غەلىبىلىك مۇھەببەتتۇر.

مۇھەببەتنىڭ غايىسى بىر ـ بىرىنى ۋاقىتلىق ئالداپ كۆڭۈل ئېچىشتىنلا ئىبارەت بولسا، بۇ، مۇھەببەت ئەمەس، بەلكى ئالدامچىلىق ۋە رەزىللىكتۇر. مۇھەببەتنىڭ غايىسى ھەر ئىككىسىنىڭ تۇرمۇش قۇرۇشنى ئاساس قىلىپ، ئەمەلىيەتتە تۇرمۇش قۇرالمىغان مۇھەببەت باشلىنىشى غەلىبە، ئاخىرى مەغلۇبىيەت بىلەن ئاياقلاشقان ئاۋارىچىلىقتۇر.

## 935ـ سۇئال: ئىشق

ئىشق ـ قەلبنىڭ مەشۇق تەرەپكە بولغان چوڭقۇر مايىللىقى بولۇپ، ئۇ، مۇھەببەتنىڭ ئەڭ يوقىرى پەللىسىدۇر. ئىشقمۇ ــ مۇھەببەتكە ئوخشاش ــ ئىپپەت بىلەنمۇ بولىدۇ، ئەگەر ئۇنى يولدا ئىشلەتمىسە يولسىزلىق بىلەنمۇ بولىدۇ. ئەمما ئىپپەتلىك ئاشىق ئەگەر مۇرادىغا يېتەلمەي ئۆلۈپ كەتسە، ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئىپپىتى تۈپەيلىدىن ئۇنىڭغا ساۋاپ بېرىدۇ.

ھەدىسلاردا، كىشىنىڭ قەلبى ئىختىيارسىز بىرسىگە مايىل بولۇپ قېلىپ، ئۇنى ئىزھار قىلىشقا پېتىنالماي، ئۆزىنى هارامدىن ساقلاپ، سەۋرە قىلىپ، شۇ ئىشق يولىدا ئۆلۈپ كەتسە، ئۇ كىشى شېھىتلارنىڭ قاتارىدا ئەجرى ـ ساۋاپ بېرىلىدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. چۈنكى ئەڭ چوڭ جىھاد نەپسى شەيتان بىلەن قىلغان جىھاتتۇر. نەپسى شەيتانىنىڭ ھاۋايى ـ ھەۋەسگە بېرىلمەستىن، ئىرادىسىدە چىڭ تۇرۇپ ئىپپىتى بىلەن ئۆلگەن كىشىنىڭ شېھىتلار قاتارىدىن سانىلىشى ئەجەپلىنەرلىك ئىش ئەمەس.

## 936ـ سۇئال: كۈنلەش

كۈنلەش ـ بىراۋنىڭ ھەققىگە باشقىلارنىڭ شېرىك بولۇۋېلىشىدىن قىزغىنىشى دېمەكتۇر. بۇ مەنىدىكى كۈنلەش مۇھەببەتنىڭ نەتىجىلىرىدىن سانىلىدۇ. كۈنلەش ئەرـ ئايال ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا بولىدۇ. ئايال كىشى ئېرىنىڭ باشقا ئاياللار بىلەن بىنورمال ئالاقە باغلىشىنى ياقتۇرمايدۇ. ئۈستىگە باشقا خوتۇن ئېلىشىغا قارشى تۇرىدۇ. بۇ ئاياللارنىڭ خاراكتېرى بولۇپ، يامان كۆرىلىدىغان نەرسە ئەمەس، بەلكى ئۆزىنىڭ ھەققىدۇر. ئەر كىشىمۇ ئايالىنىڭ ئىككىنچى شەخس بىلەن بىنورمال مۇناسىۋەتتە بولۇشىغا ۋە ئالاقە باغلىشىغا قارشى تۇرىدۇ.

ئەركىشىنىڭ ئايالىنى باشقا ئەرلەر بىلەن بىنورمال ئارىلىشىشتىن، يولسىز مۇناسىۋەت باغلاشتىن مەنئىي قىلىشى، ھەتتا ئۇنىڭغا باشقىلارنىڭ يامان نىيەت بىلەن سۆزقىلىشىدىن قىزغىنىشى ئىسلام شەرىئىتىدە تەلەپ قىلىنغان زۆرۈرىيەتتۇر. غۇرۇرلۇق، دىيانەتلىك ۋە ۋىجدانلىق ئادەم ئۆزىنىڭ خوتۇن ـ قىزلىرىنىڭ يات ئەرلەر بىلەن يولسىز ئارىلىشىشىنى ۋە ئۇلار بىلەن

بىنورمال چاقچاقلىشىشنى قەتئىي ياقتۇرمايدۇ. بۇ ئىشلارغا ئۇلار جېنى بىلەن قارشى تۇرىدۇ. مانا بۇ ھەقىقىي مۇسۇلمانلىقنىڭ ئالامىتىدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خوتۇن ـ قىزلىرىنى يات ئەرلەر بىلەن يولسىز ئارىلىشىشتىن توسمايدىغان، ئۇلارنىڭ ئىپپەت ــ نومۇسلىرىنى قوغدىمايدىغان ئادەمنى "دەييۇس "دەپ ئاتىغان.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى، الله مۇنداق ئۈچ كىشىنىڭ يۈزىگە قارىمايدۇ: بىرىنچىسى، ئاتا ئانىسىنىڭ قارغىشىنى ئالغان كىشى؛ ئىككىنچىسى، ئەر كىشىگە ئوخشىۋالغان ئايال؛ ئۈچىنچىسى، دەيۈز (خوتۇنىنى كۈنلىمەيدىغان ئادەم) مۇنداق ئۈچ كىشى جەننەتكە كىرمەيدۇ: بىرىنچىسى، ئاتا ئانىسىنىڭ قارغىشىنى ئالغان؛ ئىككىنچىسى، ھاراقكەش؛ ئۈچىنچىسى، بەرگىنىگە مىننەت قىلىدىغان كىشى. (نەسائى: 2562)

## 937ـ سۇئال: ئىسلام دىنىدىكى كۈنلەشنىڭ مەنىسى

ئۆزىنىڭ خوتۇن ـ قىزلىرىنى يات ئەرلەرنىڭ يامان نىيەتلىك تەمەلىرىدىن مۇھاپىزەت قىلىش، ئۇلارغا يولسىز ئارىلىشىشتىن توسۇش ئىسلام دىنى نەزەرىدە ۋە مىللىي ئەنئەنىمىزدە گۈزەل ئەخلاقلاردىن سانىلىدۇ. مانابۇ، ئەقىل بىلەن دىنىنىڭ بىردەك تەلىۋىدۇر. ئۆزلىرىنىڭ يارىتىلىشىدىكى ساپ تەبىئىتىنى يوقاتمىغان ئىنسانلاردا ئىپپەت ــ نومۇس ۋە خوتۇن ـ قىزلىرىنى يۈللۈق ھالدا كۈنلەش خىسلىتى بولىدۇ. ئىسلام دىنى ئۆزلىرىنىڭ ئىپپەت ـ نومۇسلىرىنى قوغداش يولىدا ئۆلگەنلەرنى شېھىتلارنىڭ قاتارىدىن سانايدۇ. مانا بۇ ـ ئىسلام دىنىنىڭ كىشىلەرنىڭ ئىپپەت ـ نومۇسلىرىنى نەقەدەر قەدىرلەيدىغانلىقىنىڭ بىرئىپادىسى.

سەئىد ئىبنى زەيد مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى مال مۈلكىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. كىمكى دىنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. كىمكى جېنىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. كىمكى خوتۇن باللىرىنى قوغداش يولىدا ئۆلتۈرۈلسە شېھىدتۇر. (تىرمىزى: 1421)

جەمئىيىتىمىزدىكى بەزى كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ بىپەرۋالىقى ياكى بۇ ھەقتىكى شەرىئەت ھۆكمىنى بىلمىگەنلىكى تۈپەيلى، ئاياللىرىنى كۈنلەشتە سەل قارىسا، بەزىلەر شەرىئەت ھۆكمىنى سۈيىستېمال قىلىپ، كۈنلەشتە ھەددىدىن ئاشۇرىۋېتىپ، ئاياللىرىغا ئاساسسىز تۆھمەت قىلىدىغان، ھەمىشە ئۇلاردىن يامان گۇمان قىلىدىغان دەرىجىگە يېتىپ قالغان. بۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى توغرا ئەمەس. ھەر ئىشنىڭ نورمال بولغىنى توغرا بولغىنىغا ئوخشاش، كۈنلەشتىمۇ، ئۇنىڭ ئۆز چەكلىمىسىدىن ھالقىپ كەتمەسلىك كېرەك.

## 938ـ سۇئال: ئائىلىنىڭ مەسئۇللىقى

ئائىلە بىرەر مەسئۇلدىن بىھاجەت يولالمايدۇ. ھەرقانداق بىر ئائىلىدە، ئائىلە ئەزالىرىنى باشقۇرۇش، ئۇلارغا يول كۆرسىتىش، نەسىھەت قىلىش، يامان ئىشلاردىن توسۇش، ياخشى ئىشلارغا بۇيرۇش، ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرىنى ھەل قىلىش قاتارلىق ئىشلاردا بىرەر مەسئۇلنىڭ بولۇشى ئىنتايىن زۆرۈردۇر. چۈنكى، ئىنسانلار ئىجتىمائىي مەۋجۇدات بولۇپ، ئۇلار ھەر ۋاقىت توپلام (يەنى جامائەت) ھاياتىدا ياشاشقا مۇھتاجدۇر. ئىنسانلار جەمئىيىتى يوقىرىسى دۆلەت، كىچىكى ئائىلىدىن ئىبارەت چوڭ ـ كىچىك مۇئەسسەسەلەردىن تەركىب تاپىدۇ. بۇ مۇئەسسەسەلەر چوڭ بولسۇن ياكى كىچىك بولسۇن، بولارغا يولباشچى بولىدىغان بىرەر مەسئۇل رەئىسنىڭ بولۇشى تەبئىي زۆرۈرىيەت ۋە ئىلاھىي پرىنسىپتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر ئۈچ ئادەم بىللە سەپەر قىلماقچى بولسا، ئارىدىن بىرىنى ئۆزلىرىگە باشلىق سايلىۋالسۇن. (ئەبۇ داۋۇد: 2608)

قۇرئان كەرىم ئائىلىنىڭ ھۆددىسىدىن تولۇق چىقالايدىغان رەئىس توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ: «ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر.» (نىسا سۈرىسى 34 ـ ئايەت).

چۈنكى، ئەر كىشى ئائىلىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداش، ئائىلە ئەزالىرىنى ئىدارە قىلىش ۋە تەربىيىلەش قاتارلىق مەسئۇلىيەتلەرنى ئۆز ئۈستىگە ئالىدۇ. يۇقىرىقى ئايەت، ئەر كىشىنىڭ يارىتىلىشىدىكى بۇ ئالاھىدىلىكىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا، ئۇنى ئائىلىنىڭ رەئىسى بولۇشقا تاللايدۇ. بىراق بۇ ئايەت، ئەر كىشىنىڭ ئائىلە باشلىقى بولۇپ تاللىنىشى ئۈچۈن، ئۇنىڭ ئايال كىشىدىن پەرقلىق بولغان تەرەپلىرىنىڭ تەپسىلاتىنى بايان قىلمىغان. بىز بۇ ئايەتكە ئاساسلانغان ۋە ئۇنىڭ روھىغا ئەگەشكەن ھالدا، ئەركىشى بىلەن ئايال كىشىنىڭ يارىتىلىشىدىكى تەبئىتىنى سېلىشتۇرۇپ كۆرىدىغان بولساق، ئەركىشىدە تۆۋەندىكى ئالاھىدىلىكلەرنى كۆرىمىز:

1. ئەر كىشى ھاياتلىق كۈرەشكە كىرىشتە، ئائىلىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئادا قىلىشتا ئايال كىشىگە نىسبەتەن، تەن قۇرۇلۇشى جەھەتتىن كۈچلۈك ۋە ئىقتىدارلىقتۇر.

2. ئەر كىشى ئايال كىشىگە نىسبەتەن، ئەقىل ـ ئىدراكلىق، سوغۇق قانلىق ۋە سەۋىرچان كېلىدۇ. ئۇمۇمەن، ئايال جىنسىنىڭ ئەر جىنسىغا نىسبەتەن ئەقىل ـ ئىدراك، چىدام ۋە كۈچ جەھەتتە يېتەرسىز ئىكەنلىكى ھەممىگە ئايان بىر رېئاللىقتۇر. بەزى ئاياللارنىڭ بەزى ئەرلەرگە نىسبەتەن، ئەقىللىق ۋە ئىدراكلىق بولۇشى قىسمەن بىر ھالەت بولۇپ، بۇ يۇقىرىقى سۆزىمىزگە زىت كەلمەيدۇ.

3. يالغۇز بىر ئايال كىشىنىڭ گۇۋاھلىقى ئۆتمەيدۇ. بەلكى ئىككى ئايال بىر ئەرنىڭ ئورنىدا گۇۋاھلىقتا تورىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: «ئەگەر ئىككى ئەر كىشى يوق بولسا، سىلەر (ئادالەتكە، دىيانەتكە) رازى بولىدىغان كىشىلەردىن بىر ئەر، ئىككى ئايالنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار. بۇ ئىككى ئايالنىڭ بىرسى ئۇنتۇپ قالسا، ئىككىنچىسى ئېسىگە سالىدۇ.» (بەقەرە سۈرىسى 282 ـ ئايەت)

4. ئاياللار بەش ۋاقىت نامازلىرىنى مەسچىتتە ئوقۇشقا بۇيرۇلمىغان. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئايال كىشىنىڭ ئۆيدە ئوقۇغان نامىزى ھۇجرىسىدا ئوقۇغان نامىزىدىن ياخشى؛ ئىچكىرىكى كىچىك خانىسىدا ئوقۇغان نامىزى (ئۆيىنىڭ) باشقا يىرىدە ئوقۇغان نامىزىدىن ياخشىدۇر. (ئەبۇ داۋۇد: 570)

بۇ ھەدىس، ئاياللارنىڭ مەسچىتتە ناماز ئوقۇشلىرىنى مەنئى قىلىشنى ئىپادىلىمەيدۇ. بەلكى ئىسلام دىنى ئاياللارنىڭ ئۆي ئىچىدىكى مەشغۇلاتلىرىنىڭ كۆپلىكىنى كۆزدە تۇتقانلىقتىن، ئۇلارغا ئەرلەرگە ئوخشاش كۆپ ئىبادەتلەرنى بۇيرىمىغان. چۈنكى ئاياللارنىڭ ئائىلىدىكى ئۆي ئىشلىرىمۇ ئىبادەتتۇر. ئەگەر ئۇلارغا ئەرلەرگە ئوخشاش جۈمە ئوقۇشنى پەرز قىلغان ۋە بەش ۋاقىت نامازنى مەسچىتتە ئوقۇشقا بۇيرۇلغان بولسا ئىدى، كۆپىنچە ئاياللار بۇلارنى ئىجرا قىلالماي گۇناھكار بولغان بولاتتى. مانابۇ، ئىسلام دىنىنىڭ ئادىللىقى ۋە ئاياللارغا كۆرسەتكەن شەپقىتىدۇر.

5. ئايال كىشىگە جۈمە نامىزى پەرز ئەمەستۇر. تارىق ئىبنى شىھاب پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: جامائەت بىلەن جۈمە نامىزى ئوقۇش تۆت تۈرلۈك كىشىدىن باشقا ھەر بىر مۇسۇلمانغا پەرز بولۇپ، بۇ تۆت تۈرلۈك ئادەم تۆۋەندىكىچە:

قۇل، ئايال كىشى، كىچىك بالا ۋە كېسەل ئادەم. (ئەبۇ داۋۇد: 1067)

ئاياللارغا جۈمە ئوقۇشنىڭ پەرز بولمىغانلىقى ئۇلارنى جۈمە ئوقۇشتىن مەنئى قىلىش دېگەننى ئىپادىلىمەيدۇ. گەرچە ئاياللارغا جۈمە نامىزى پەرز قىلىنمىغان بولسىمۇ، ئۇلار ئۆز ئىختىيارى بىلەن جۈمە نامازلىرىنى ئوقۇسا، بۇنىڭ ساۋابى ئەرلەرنىڭكىدىن ھېچ كەم بولمايدۇ، ئەلۋەتتە.

6. ئەر كىشى ئادىل بولۇش شەرتى بىلەن بىردىن ئارتۇق ئايالنى نىكاھىدا ساقلىيالايدۇ. ئەمما ئايال كىشى ئانداق ئەمەس، ئۇ پەقەت بىر ئەر كىشىنىڭ زىممىسىدا بولىدۇ.

7. ئايالنى تالاق قىلىش ھوقۇقى ئەر كىشىنىڭ قولىدا بولۇپ، ئايال كىشىدە تالاق ھوقۇقى يوقتۇر. ئەمما ئەر كىشى بۇھوقۇقىدىن پايدىلىنىپ ئايالىغا زولۇم قىلسا، ياكى ئايالى ئايرىلىشنى تەلەپ قىلسىمۇ، ئۇنى تالاق قىلمىسا شەرىئەت مەھكىمىسى ئۇنى مەجبۇرى تالاق قىلدۇرىدۇ ۋە ئەر كىشىنىڭ زوراۋانلىقىغا تېگىشلىك جازاسىنى بېرىدۇ.

8. ئايال كىشى مەھرەمسىز (يەنى ئېرى ياكى بىر تۇققانلىرىدىن بىرەرسى ھەمرا بولماستىن) ئۆزى يالغۇز ھالدا، ئۈچ كۈنلۈكتىن كۆپ مۇساپىلىك بولغان سەپەرگە چىقالمايدۇ.

**939- سۇئال: ئەرلەرنىڭ يارىتىلىشىدىكى ئارتۇقچىلىقى**

ھەرقانداق بىر ئىجتىمائىي جەمئىيەتتە ئۇنى باشقۇرۇپ، ئىدارە قىلىپ تۇرىدىغان بىرەر باشلىقنىڭ بولۇشى تەبئىي زۆرۈرىيەتتۇر. ئائىلىمۇ ئىجتىمائىي جەمئىيەتنىڭ بىر تەركىبى بولغانلىقى ئۈچۈن، ئائىلىگە مەسئۇللۇق قىلىدىغان بىرەر مەسئۇلنىڭ شۇ ئائىلىدە بولۇشى ئىنتايىن زۆرۈر. تەبىئىيكى، بۇ مەسئۇللۇققا ئەر كىشىلەر ئايال كىشىلەرگە نىسبەتەن لاياقەتلىكتۇر. چۈنكى، ئەر كىشىلەر ئەقىلدا ئارتۇق، جىسمى جەھەتتە كۈچلۈك بولغاچقا، ئۇلار ئائىلە ئىشلىرىنى تەمكىنلىك بىلەن باشقۇرالايدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئەرلەر ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇققا ئىگە.» (بەقەرە سۈرىسى228- ئايەت) «ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر.» (نىسا سۈرىسى 34 - ئايەت) دېمەك، ئەرلەرنىڭ ئاياللارغا نىسبەتەن بىر دەرىجە ئارتۇق ئىكەنلىكىگە ۋە ئائىلىنى ھىمايە قىلىپ، ئىدارە قىلىشتىكى مەسئۇلىيىتىگە ھېچ كىشى ئىنكار قىلالمايدۇ. ھەقىقەت شۇنداق ئىكەن، ئاياللارنىڭ ئاللاھ تائالاغا ئاسىيلىق بولمايدىغان پۈتۈن ئىشلاردا ئەرلىرىنىڭ خاھىشىغا ھۆرمەت قىلىشى ئىنتايىن مۇھىمدۇر. ئېرىنىڭ توغرا خاھىشىغا ماسلاشمايدىغان ئايال كىشى گۇناھكار بولىدۇ. بۇ ھوقۇقتىن پايدىلىنىپ ئۆزلىرىنى خوجايىن، ئاياللىرىنى بولسا، خىزمەتچى ئورنىدا كۆرۈپ، ئۇلارنى ھەدەپ خارلايدىغان، ئۇرۇپ تىللايدىغان ئەرلەر ھەقىقەتەن، نادان ھەم ئاڭسىز كىشىلەردۇر. ئۇلار ئەگەر شۇنداق قىلىدىكەن، ئاللاھنىڭ جازاسىغا يولۇقىدۇ. چۈنكى ئايال كىشىلەرگە قارشى ھوقۇقلىرىنى ئۆز يولىدا توغرا ئىشلەتمىگەن ئەر كىشى ئايالىغا زولۇم قىلغان بولىدۇ. كىشىلەرگە زۇلۇم قىلغان ھەرقانداق ئادەم ئۇنىڭ جازاسىنى ئاۋۋال مۇشۇ دۇنيادا، ئاندىن ئاخىرەتتە چوقۇم كۆرىدۇ. ئەرلەرنى ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇق دېگەنلىك، ئۇلارنى ھۆرمەت ۋە خوجايىنلىق جەھەتتە ئارتۇق دېگەنلىك بولمايدۇ. چۈنكى ئادەم باللىرى ئەر بولسۇن، مەيلى ئايال بولسۇن، يەر يۈزىنىڭ خوجايىنلىقىدا، ئىنسانىي ئۇلۇغلۇق ۋە ھۆرمەتتە ئوخشاشتۇر. بۇنىڭغا بىنائەن، ھۆرمەتتە، خوجايىنلىقتا ئەر - ئايال ئىككىسى ئوخشاشتۇر. پەقەت ئەرلەر يارىتىلىشىدىكى بەزىبىر پەرقلىق تەرەپلىرى، ئەقىل ۋە كۈچ - قۇۋۋەتتە بىر قەدەر ئارتۇقچىلىقى تۈپەيلىدىن ئاياللاردىن ئارتۇق دېگەنلىكتۇر. بۇ ئارتۇقچىلىقنىڭ يۈزىسىدىن ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرى دېيىلگەن ۋە ئائىلىنىڭ پۈتۈن مەسئۇلىيەتلىرى ئۇلارغا تاپشۇرۇلغان.

شۇنىڭدەك، ئەركىشىنى ئائىلىنىڭ مەسئۇلى ۋە باشلىقى دېگەنلىكىمىز ئۇنىڭ ھاكىمىيەتلەق بولۇۋېلىشىنى ئىپادىلىمەيدۇ. ئەر ئائىلىدە ھاكىمىيەتلەق ئەمەس، بەلكى ئائىلە ئەزالىرىغا يول كۆرسەتكۈچى رەئىس، بەس. شۇنداقتىمۇ ئۇ، ئايالىنىڭ ۋە بالىلىرىنىڭ توغرا پىكىر ۋە مەسلىھەتلىرىنى قوبۇل قىلىشتىن باش تارتالمايدۇ. شۇنداق قىلغاندىلا ئائىلە گۈللىنىدۇ. ئاياللارغىمۇ ئۆز تەبىئىتىگە يارىشا مەسئۇلىيەتلەر بەلگىلەنگەن. لېكىن ئەرلەرنىڭ يۈكى ئېغىردۇر، ئەلۋەتتە.

ئايال كىشىنىڭ ئېرىگە ھۆرمەت قىلىشى ئاتا ـ ئانىسىغا ئىتائەت قىلىشىدىن مۇھىمدۇر. ئايال كىشى تۇرمۇشقا چىقىشتىن بۇرۇن ئاتا ـ ئانىسىنىڭ مەسئۇلىيىتىدە ۋە ئۇلارنىڭ ئىگدارچىلىقىدا بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ھەر ئىشتا ئاتا ـ ئانىسىغا ئىتائەت قىلىشى لازىم. ئەمما تۇرمۇشقا چىققاندىن كېيىن، ئۇنى پەرۋىش قىلىش، قوغداش ۋە ئۇنىڭغا يول كۆرسىتىش مەسئۇلىيىتى ئۇنىڭ ئېرىنىڭ زىممىسىغا ئۆتكەن بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتا، ئايال كىشىنىڭ ئېرىنىڭ خاھىشىغا ھۆرمەت قىلىشى، ئاتا ـ ئانىسىغا بويسۇنۇشىدىن زۆرۈر ۋە ئەۋزەلدۇر. ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ پەتىۋاسىدا «ئەر كىشىنىڭ توغرا ئىشىغا ياكى ھەق سۆزىگە، ئايالىنىڭ ئاتا ـ ئانىسى قارشى چىقىپ، قىزىنى ئېرىنىڭ سۆزىگە كىرمەستىن، ئۆزلىرىگە بويسۇنۇشقا زورلىسا، ئايال كىشى ئاتا ـ ئانىسىغا ئاسىيلىق قىلىپ، ئېرىنىڭ توغرا سۆزىگە كىرىشى لازىم» دەپ قەيت قىلىنغان. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ ھەق ئىشتا ئېرىگە بويسۇنغانلىقى ئائىلەنىڭ ئەمرىنى تۇتقانلىقىدۇر.

## 940ـ سۇئال: ئەر بىلەن ئايال باراۋەر بولىدىغان مەسىلىلەر

1. ئەر بىلەن ئايال ئىنسانلىق خۇسۇسىيەتلىرىدە ۋە ئىنسانلىق ھۆرمەتتە ئوخشاشتۇر. ئاللاھ تائالا ئەر ـ ئايال پۈتۈن ئىنسانلارنى ھۆرمەتلىك ياراتقانلىقى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: «شەك شۈبھىسىزكى، بىز ئادەم بالىلىرىنى ھۆرمەتلىك قىلدۇق.» (ئىسرا سۈرىسى 70 ـ ئايەت)

2. ئەر بىلەن ئايال ئىسلام شەرئىتىدە بۇيرۇلغان ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنى بەجا كەلتۈرۈرشكە تەكلىپ قىلىنىشتا ئوخشاشتۇر. يەنى ئەر كىشىگە پەرز بولغان بەش ۋاقىت ناماز، روزا، زاكات، ھەج، بىلىم ئېلىش ۋە باشقىمۇ ئىبادەتلەر ئايال كىشىگىمۇ ئوخشاشلا پەرزدۇر. شۇنداقلا ئۇلارنىڭ قىلغان ـ ئەمەل ـ ئىبادەتلىرىگە بېرىلىدىغان مۇكاپاتلارمۇ ئوخشاش بولىدۇ.

3. ئەر بىلەن ئايال ئىسلام شەرئىتىدە مەنئى قىلىنغان ئىشلاردىن توسۇلۇشتا ئوخشاشتۇر. يەنى قۇرئاندا ۋە سەھى (ئىشەنچىلىك ئەڭ توغرا) ھەدىسلاردا مەنئى قىلىنغان ئىشلاردا ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن ھەممىسى بىردەك مەنئى قىلىنغان.

4. ئەر بىلەن ئايال قىساستا ئوخشاشتۇر. يەنى بىر ئەر بىر ئايالنى ھەقسىز ئۆلتۈرگەن بولسا بۇ ئەر ئۆلتۈرۈلگەن ئايال ئۈچۈن ئۆلتۈرىلىدۇ. شۇنىڭدەك، ئەگەر بىر ئايال بىر ئەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەن بولسا، بۇ ئايالمۇ شۇ ئەر ئۈچۈن ئۆلتۈرىلىدۇ.

5. ئەر بىلەن ئايال ئىلىم ـ مەرىپەت ئۆگىنىشكە بۇيرۇلۇشتا ئوخشاشتۇر. يەنى ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ئىلىم ئۆگىنىشكە بۇيرۇغاندا، ئەر بىلەن ئايالنى ئايرىماستىن، ھەر ئىككىسىگە ئوخشاش بۇيرۇغان. بۇ مەسىلە، قۇرئان كەرىمدىكى بارلىق مۇسۇلمانلارنى ئىلىم ئۆگىنىشكە چاقىرغان ئايەتلەردە ئوچۇق كۆرسىتىلگەن. ئەلۋەتتە، بۇ ئورۇندىكى "ئۆگىنىش "دىنىي ئىلىملەرگىلا قارىتىلماستىن، بەلكى ئىنسانىيەتكە پايدىلىق بولغان پۈتۈن ئىلىم ـ پەنلەرنىڭ ھەممىنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ.

6. ئەر بىلەن ئايال مال ـ مۈلۈككە ئىگىدارچىلىق قىلىش ھوقۇقىدا ئوخشاشتۇر. يەنى ئەر كىشى مال ـ مۈلۈككە قانداق ئىگە بولالىسا، ئاياللارمۇ ئۇلارغا ئوخشاش مال ـ مۈلۈك ساھىبى بولۇشقا ھوقۇقلۇقتۇر.

7. ئەر بىلەن ئايال مىراس ئېلىش ھوقۇقىدا ئوخشاشتۇر. يەنى ئەرلەر مىراس ئالغاندەك، ئاياللارمۇ مىراس ئېلىش ھوقۇقىغا ئىگىدۇر.

8. ئەر بىلەن ئايال ئۆزلىرىگە ئائىت بولغان مال ـ مۈلۈكنى تەسەررۇپ قىلىشتا ئوخشاشتۇر. يەنى ئۆز مۈلكىنى خالىغانچە قوللىنىش، ئېلىش ۋە سېتىش ئىشلىرىدا ئەر بىلەن ئايال ئوخشاش ھوقۇققا ئىگىدۇر.

9. ئەر بىلەن ئايال نىكاھلىنىش ھوقۇقىدا ئوخشاشتۇر. يەنى ئەرلەر ئۆزلىرى خالاپ، ياخشى كۆرگەن ئاياللار بىلەن ئۆيلىنىش ئەركىنلىكىگە ئىگە بولغاندەك، ئاياللارمۇ ئۆزلىرى خالاپ، ياخشى كۆرگەن ئەرلەرگە ياتلىق بولۇش ھوقۇقىغا ئىگىدۇر. ئىسلام شەرىئىتىدە ئوغۇل ـ قىزلارنى ئۆزلىرى خالىمىغان بىرسى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلاش يوقتۇر.

**941ـ سۇئال: ئەر بىلەن ئايال باراۋەر بولالمايدىغان مەسىلىلەر**

1. ئىدارە قىلىش . ئىنسانلارنى ئىدارە قىلغۇچىلارنىڭ ئەقىللىق، مۇستەھكەم ئىرادىلىك، ئۆتكۈر پىكىرلىك بولۇشى تەقەززا قىلىنىدۇ. ھالبۇكى بۇ سۈپەتلەر ئاياللاردا ئىنتايىن ئاز تېپىلىدۇ. چۈنكى، ئاياللار يارىتىلىشىدىنلا مېھرىبان، رەھىمدىل، كۆڭلى يۇمشاق، ھېسسىياتچان خاراكتېرگە ئىگە بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇلار ئادەم باشقۇرۇشنىڭ مەسئۇلىيەتلىرىدىن چىقىشتىن كۆپ ھاللاردا ئاجىز كېلىدۇ. شۇڭا ئىسلامدا ئاياللارنى ئاسرىغانلىقتىن، بۇنداق ئېغىر يۈكلەرنى ئەرلەرگە تاپشۇرىدۇ. ھەتتا ئاياللار ئائىلىسىنىمۇ مۇستەقىل ئىدارە قىلىشتىن ئاجىز كېلىدۇ. گەرچە بەزى ئاياللار ۋاقىتلىق ئىدارە قىلالىسىمۇ، ئۇلار قىيىن مەسىلىلەرگە دۇچ كەلگەندە ئۇنى ھەل قىلالمايدۇ. بۇ مەسىلە كىشىلىك تۇرمۇشتا ھەر زامان كۆرۈلۈپ تۇرىدىغان بىر رىئاللىقتۇر.

2. گۇۋاھلىق . گۇۋاھلىق تەلەپ قىلىنىدىغان ھەرقانداق بىر مەسىلىدە ئىككى ئايال كىشىنىڭ گۇۋاھلىق بېرىشى بىر ئەر كىشىنىڭ گۇۋاھلىقىغا باراۋەر كېلىدۇ. مانا بۇ ئىنسانلار ئوتتۇرىسىدا ناھەقچىلىككە يول قويماسلىق ۋە ئىجتىمائىي ئادالەتنى تورغۇزۇش ئۈچۈن ئىدى. چۈنكى ئىسلام شەرىئىتىدە ھەر كىشىنىڭ ئۆز ھەققىنى ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن گۇۋاھلىق تەلەپ قىلىنىدۇ. ھەرقانداق ھەقسىزلىك يۈزبەرسە، ئۇنىڭ قانداق يۈزبەرگەنلىكىنى ۋە بولۇپ ئۆتكەن ۋەقەلىكنىڭ پۈتۈن جەريانى گۇۋاھچىلاردىن سورىلىدۇ.

3. مىراس. ساماۋىي دىنلارنىڭ ئاخىرقىسى ۋە ئادالەتنىڭ مەنبىئى بولغان ئىسلام دىنى بارلىققا كەلگىچىلىك، مەيلى ئەرەب يېرىم ئارىلىدا بولسۇن، مەيلى باشقا ئەللەردە بولسۇن ھېچبىر يەردە ئاياللارنىڭ مىراس ئېلىش ھوقۇقى يوق ئىدى. ئاياللارنىڭ مىراس ئېلىشى ئوياقتا تۇرسۇن، ئۇلار ئۆزلىرى ئەرلەر تەرىپىدىن مىراس ئورنىدا قوللىنىلاتتى. ئىسلام دىنىنىڭ شەرىئەت ئەھكاملىرى نازىل بولغاندىن كېيىن، بۇ ھەقسىزلىكلەر يوقىتىلىپ، ئاياللارنىڭمۇ ئەرلەرگە ئوخشاش مىراس ئېلىش ھوقۇقى دۇنيا تارىخىدا بىرىنچى قېتىم ئىسلام دىنىنىڭ مىراس قانۇنىدا بېكىتىلدى.

4. تالاق. ساغلام ئائىلە ئەمنىيەتلىك جەمئىيەتنىڭ ئاساسىدۇر. ئىنسان ئىجتىمائىي مەخلۇقات بولغاچقا، ئۇ، ئائىلە قۇرۇپ جامائەت تەركىبىدە ياشاشقا ئېھتىياجلىقتۇر. ئىنسانلار تۇرمۇش قۇرغاندىن كېيىن، كۈندىلىك تۇرمۇش جەريانىدا ھەممىشە بىر خىل تۇرمايدۇ. گاھىدا ئەر ـ

خوتۇنلار ئوتتۇرىسىدا جېدەل ـ ماجىرالار يۈز بېرىپ تۇرىدۇ. ئىنسانلار ئازراق ئاچچىقلىرىغا هاي بېرىپ، سەۋىرچانلىق بىلەن تۇرمۇش هاياتىنى خاتىرجەم هالدا داۋام قىلدۇرۇشقا مۇهتاجدۇر. ئەر ـ خوتۇنلار ئوتتۇرىسىدا يۈز بەرگەن جېدەل ـ ماجىرالاردا بىرىنىڭ ئاچچىقى يېنىپ، ئۆزهالىغا كەلگۈچىلىك قارشى تەرەپنىڭ سەۋىر قىلىشىغا توغرا كېلىدۇ. ئەگەر ئۇنداق بولمىغاندا، بىر دەملىك ئاچچىق تۈپەيلىدىن ئائىلە بۇزۇلىدۇ.

**942ـ سۇئال: ئىككى ئايالنىڭ گۇۋاهلىقى بىر ئەرنىڭ گۇۋاهلىقىغا تەڭ كېلىدىغانلىقىنىڭ سەۋەبى**

1) ئايالالار جىسمانىي جەهەتتىن ئەرلەرگە نىسبەتەن ئاجىز بولغانلىقتىن ۋەقەلىكنى ئۇزاقتىن كۆزىتىدۇ. شۇڭا بىر ئايالنىڭ پۈتۈن ۋەقەلىكنى تەپسىلى كۆرەلىشى ۋە ئۇنى باشتىن ئاخىر تولۇق بايان قىلىپ بېرەلىشى قىيىن مەسىلە. ئەمما ئىككى ئايال بولسا، بىرىنىڭ كۆرمىگىنىنى ئىككىنچى بىرسى كۆرىدۇ، بىرىنىڭ ئۇنتۇپ قالغىنىنى ئىككىنچى بىرسى خاتىرلىتىدۇ. شۇنداق قىلىپ بۇ ئىككى ئايال گۇۋاهچى بىر ئەرنىڭ رولىنى ئوينايدۇ.

2) ناهەق ئىش قىلغۇچىغا جازا بېرىشتە رەهىم ـ شەپقەت قىلىشقا بولمايدۇ. جىنايەتچىگە تېگىشلىك جازاسىنى قەتئىيلىك بىلەن قوللانمىغاندا، جەمئىيەتتە ئامانلىق، دۆلەتتە ئادالەت بولمايدۇ. شۇڭا جىنايەتچىنى جازالاشتا قەتئىيلىك كېرەك. ئايال كىشىلەر رەهىمدىل، كۆڭلى يۇمشاق ۋە هېسسىياتچان بولغانلىقى ئۈچۈن، ئەگەر بىر ئايال يالغۇز گۇۋاهلىق بەرگەندە جىنايەتچىگە ئىچ ئاغرىتىپ يالغان سۆزلىشى ياكى ۋەقەلىكنى مەجهۇل قىلىپ قويۇشى ئېهتىمال. ئەگەر ئىككى ئايال كىشى گۇۋاهلىق بەرسە، ئۇلارنىڭ بىرى كۆڭۈلچەكلىككە تەشەببۇس قىلغاندىمۇ، ئىككىنچىسى ئۇنى ئاگاهلاندۇرۇش ئارقىلىق ئۇنىڭ خاتالىقىنى تۈزىتىدۇ. بۇنداق ئەهۋاللار ئايال كىشىلەردە يۈز بېرىپ تۇرىدىغان تەبىئىي ئەهۋاللاردۇر. شۇڭلاشقا، ئايالالار هەرقانداق ئىشقا گۇۋاهلىق بېرىدىكەن، ئىككى ئايال بىر ئەر كىشىنىڭ ئورنىدا تۇرۇپ گۇۋاهلىق بېرىدۇ.

**943ـ سۇئال: مىراستا ئايالالارغا ئەرلەرگە بېرىلگەن مىراسنىڭ يېرىمى بېرىلىشىنىڭ سەۋەبى**

كىشىلەرگە مىراس بەلگىلەش هوقۇقىنى ئاللاه بىۋاستە ئۆز ئۈستىگە ئالغان بولۇپ، مىراس مەسىلىسى قۇرئاننىڭ نىسا سۈرىسىدە ناهايىتى ئوچۇق بايان قىلىنغان. ئاللاه مىراس مىقدارى هەققىدە ئىسلام قانۇنشۇناسلىرىغا، هەتتا پەيغەمبەرگىمۇ ئىجتىهاد قىلىش هوقۇقىنى بەرمىگەن هالدا ،ئۇنى ئۆزى تەپسىلى بەلگىلەپ بەرگەن. شۇڭا مىراس مىقدارى مەسىلىسى توغرۇلۇق ئىسلام مەزهەپلىرىدىن هېچقانداق بىر مەزهەپتە ئىختىلاپ يوقتۇر. ئىسلامدىكى مىراس مەسىلىسى ئائىلە نىزامىغا باغلىق بىر مەسىلە. بۇ ئىككىسىنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىپ چۈشىنىشكە بولمايدۇ. بىر ئائىلىدىكى ئايال كىشى، ياكى شۇ ئائىلىدىكى ئەرنىڭ ئايالى بولىدۇ ياكى ئۇنىڭ قىزى بولىدۇ ياكى ئۇنىڭ ئانىسى بولىدۇ ياكى ئۇنىڭ هەمشىرىسى بولىدۇ. زادى ئۇ، بۇ تۆت خىل ئايالنىڭ بىرى بولىدۇ.

ئەگەر بۇ ئايال شۇئائىلىنىڭ قىزى بولسا، ئۇنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك ۋە باشقىمۇ پۈتۈن چىقىملىرى ئاتىسىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. ئەگەر بۇ ئايال شۇ ئائىلىنىڭ ئايالى(يەنى شۇ ئائىلىدىكى ئائىلە باشلىقىنىڭ ئايالى) بولسا، ئۇنىڭ چىقىملىرى "نەفەقە "دەپ ئاتىلىپ ئۇنىڭ ئېرىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئېرى ئۇنىڭ نەفىقىسىنى ئۆز لايىقىدا تولۇقلاپ بەرمىسە،

ئايال كىشىنىڭ مەھكىمىگە بېرىپ ئېرىنىڭ ئۈستىدىن ئەرز قىلىش ھوقۇقى بار.

ئەگەر بۇ ئايال شۇ ئائىلە ئىچىدە ئانا بولۇپ يەنى شۇ ئائىلىدىكى ئائىلە باشلىقى بولغان ئەر كىشىنىڭ ئانىسى بولۇپ ياشىغان بولسا، ئۇنىڭ پۈتۈن چىقىملىرى ئوغلىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ.

ئەگەر بۇ ئايال شۇ ئائىلىدىكى ئائىلە باشلىقى بولغان ئەرنىڭ ھەمشىرىسى بولۇپ، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسى، ياكى جورىسى ياكى بالىسى بولمىغانلىقتىن، شۇ كىشىنىڭ رىئايىتى ئاستىدا تۇرغان بولسا، بۇ ھالەتتىمۇ ئۇنىڭ بارلىق چىقىملىرى ئۇنىڭ شۇ ئوغۇل قېرىندىشىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. ئېرى يوق، ئوغلىمۇ يوق، ئاتىسىمۇ يوق، قېرىندىشى ھەم يوق ئايال كىشىنىڭ چىقىملىرى ئۇنىڭ تاغا ئاكىلىرىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ تاغا ئاكىلىرىمۇ بولمىسا، بۇ ئايالنىڭ ھاياتى ئىسلام دۆلىتى تەرىپىدىن كاپالەتكە ئېلىنىدۇ.

بۇ يەردىن مەلۇم بۇلىدۇكى، ئاياللارنىڭ تۇرمۇشتىكى پۈتۈن چىقىملىرى ئەرلەر تەرىپىدىن تەمىن ئېتىلىدۇ. ئاياللارنىڭ ئۈستىگە باشقىلار ئۈچۈن چىقىم قىلىش ئۈياقتا تۇرسۇن، ئۆزلىرىنىڭ ئېھتىياجلىرى ئۈچۈنمۇ چىقىم قىلىشلىرى لازىم كەلمەيدۇ. بەلكى ئۇنى ئەرلەر قامدايدۇ. بۇنداق ئىكەن، ئەقلىمىز بىلەن ھۆكۈم قىلىمىز دېسەك ئاياللار مىراس ئېلىشقا تېگىشلىك ئەمەس. لېكىن ئىسلام دىنى ئاياللارنىڭ قەدىر- قىممىتىنى كۆتۈرۈپ، ئۇلارنى ئالاھىدە ھۆرمەتلىگەنلىكتىن، ئۇلارغا مەلۇم مىقداردا مىراس بەلگىلىدى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئۈستىگە ئائىلىسى ياكى تۇغقانلىرى ئۈچۈن ھېچقانداق چىقىم قىلىشنى بۇيرىمىدى.

**944- سۇئال: ئەرلەرنىڭ مىراسنى ئاياللاردىن بىر ھەسسە ئارتۇق ئېلىشىنىڭ سەۋەبى**

ئەرلەرگە كەلسەك، ئوغۇل بالا قولى ئىشقا تەككەندىن باشلاپ ئۆزىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداشتا ئاتىسىغا ياردەملىشىدۇ. ئېغىر ئىشلار ئۇنىڭ بېشىغا چۈشىدۇ. ئۇ ئۆيلىنىپ بىر ئائىلىنىڭ بېشى بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئۈستىگە ئايالى ۋە بالىلىرىنىڭ نەفەقىلىرى(چىقىملىرى) يۈكلىنىدۇ. ئۇنىڭ بىر ئۆيىنىڭ ئېھتىياجلىرىدىن چىقىشى لازىم كېلىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئاتىسى بولمىسا، ئانىسىنى، قېرىنداشلىرىنى بېقىشى، ئاتا ـ ئانىسى بولغان تەقدىردىمۇ، ئۇلار ياشىنىپ قالغان، كىرىمى يوق ھالەتتە بولسا، بۇلارنى ياخشى بېقىشى، بارلىق ئېھتىياجلىرىنى قامدىشى لازىم كېلىدۇ. دېمەك، ئائىلە ھاياتىدىكى بارلىق چىقىم ـ خىراجەتلەر قانداقلا شارائىتتا بولمىسۇن، پەقەتلا ئەر كىشىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئاياللار ئاتا ـ ئانىسىدىن مىراس ئالغان نەق پۇللىرىنى ۋە باشقىمۇ بايلىقلىرىنى ئائىلىسى ئۈچۈن چىقىم قىلىشقا بۇيرۇلغان ئەمەس، ئېرىنىڭ ئۇنى چىقىم قىلىشقا زورلاش ھەققى يوق، ئەلۋەتتە. ئەگەر ئۇ ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئېرىمگە ھەمكارلىشىمەن دېگەن نىيەت بىلەن بىر قىسىم ئىقتىسادىنى ئائىلىسىگە چىقىم قىلسا بۇ ئۆزىنىڭ ئىشى. ئاياللار مىراس ئالغان پۇلنى ئۆز يېنىدا بېسىپ ياتالايدۇ، ئەمما ئەرلەر ئانداق قىلالمايدۇ. بەلكى ئائىلىسىگە چىقىم قىلىشى لازىم كېلىدۇ.

**945- سۇئال: تالاقتا ھوقۇقنىڭ ئەرلەرگە بېرىلىشىنىڭ سەۋەبى**

ئاياللار ئادەتتە سەۋىرسىز، ھېسسىياتچان كېلىدۇ. ئۇلار بەزىدە ئۆز ھېسسىياتلىرىنى باشقۇرالماي قالىدۇ. ئۇلار ئاچچىقى كەلگەندە، ئاقىۋەتىنىڭ قانداق بولىشىغا قارىماستىن، ئېغىزىنى قويۇۋېتىدۇ. ئەمما ئەر كىشىلەر ئاياللارغا قارىغاندا، سەۋىرچان بولغانلىقلىرى ئۈچۈن ئۇلار ئاچچىقى كەلگەندە، ئۆزلىرىنى بېسىۋېلىشنى بىلىدۇ ۋە ئېغىزىنى قويۇۋەتمەيدۇ. سەۋرى بىلەن ئاچچىقىنى يۇتۇۋالالايدۇ. نەتىجىدە، ئەر ــ خوتۇنلار ئوتتۇرىسىدا جېدەل ــ ماجىرالار يۈز بەرگەن

بولسمۇ، كېيىن يەنە ئۇلار ئۆزئارا يارىشىۋالالايدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئائىلە پارچىلانماستىن داۋام قىلىۋېرىدۇ. ئائىلە ئۇچىقى داۋام قىلغاچقا بالىلارمۇ يېتىم بولمايدۇ. ئۇرۇق ـ تۇغقانلارمۇ پەرىشان بولمايدۇ. مۇشۇ سەۋەبتىن، تالاق قىلىش ھوقۇقى ئەرلەرگە بېرىلگەن.

شۇنىمۇ ئەستىن چىقارماسلىق لازىمكى، ئائىلىنىڭ باشلانغۇچى بولغان نىكاھتا ھوقۇق ئايال كىشىنىڭ قولىدىدۇر. ئەگەر ئايال كىشى ئۆزى بىلەن تۇرمۇش قۇرماقچى بولغان ئەرگە رازى بولۇپ، ئۇنىڭغا خوتۇن بولۇشنى "قوبۇل قىلدىم "دېمەيدىكەن، ئەرنىڭ ئۇنى "ئالدىم "دېگىنى بىكاردۇر. بۇ مەسىلىنى مۇشۇنداق كەڭ دائىرىدە چۈشەنگىنىمىزدە، ئىسلام دىنىنىڭ نەقەدەر ئەقىلغا مۇۋاپىق، ئىنسانىنىڭ فىترىتى "تەبىئىتى "گە ئويغۇن ئىكەنلىكىنى كۆرەلەيمىز.

**946ـ سوئال: ئەر ـ ئاياللىق ئوتتۇرىسىدىكى ئەدەبلەر**

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىڭلار. چۈنكى ئاياللار قوۋۇرغىدىن يارىتىلغان، قوۋۇرغىنىڭ ئۈستۈنكى قىسمى ئەڭ ئەگرى يېرى بولۇپ، ئۇنى تۈزلەشكە ئۇرۇنساڭ، سۇندۇرۇپ قويىسەن. شۇ پېتى تاشلاپ قويساڭ، ئەگرى پېتى تۇرىۋېرىدۇ، شۇڭا ئاياللارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىڭلار. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق دېيىلگەن: قوۋۇرغىنى سۇندۇرۇش دېمەك، ئايال كىشىنىڭ تالىقىنى بېرىش دېمەكتۇر. (مۇسلىم: 1468)

ئىسلامدىكى ئەر ـ ئاياللىق مۇئامىلىسىنىڭ ئەدەپلىرىدىن، ئەرنىڭ ئايالى تەرىپىدىن كەلگەن ئازارلارغا، جاپالارغا ۋە كەمچىلىكلەرگە سەۋر قىلىپ، ئۇنى سىلق، ئىلمىي ئۇسۇل بىلەن ئىسلاھ قىلىشى كېرەك.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرىنىڭ جەۋر ـ جاپالىرىغا، بەدەۋى ئەرەبلەرنىڭ قوپال مۇئامىلىرىگە سەۋرچانلىق بىلەن، يومشاق، سىلىق مۇئامىلە قىلىدىغان ئەڭ پەزىلەتلىك ۋە ئۈلگىلىك زات ئىدى.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار خوتۇن باللىرىغا ياخشى مۇئامىلە قىلغانلاردۇر. مەن خوتۇن باللىرىمغا سىلەرگە قارىغاندا ئەڭ ياخشى مۇئامىلە قىلىمەن. ئەگەر ھەمراھىڭلار ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭ يامان گېپىنى قىلماڭلار. (تىرمىزى: 3895)

ئەرنىڭ ئايالىغا قىلىدىغان ياخشىلىقلىرىنىڭ جۈملىسىدىن، ئەدەپلىك، ياخشى كۈلكىلەر، خۇش چاقچاقلار بىلەن ئۇنىڭ كۆڭلىنى ئېچىشى. ئۆزىنىڭ ئايالى بىلەن كۆڭۈل ئېچىشىش ھەر ئىككىسىنىڭ قەلبىنى راھەتلەندۈرىدۇ، مۇھەببەتنى ئاشۇرىدۇ. نەتىجىدە، ئايالمۇ ئېرىنى رازى قىلىش ۋە كۆڭلىنى ئېلىش ئۈچۈن ئالاھىدە پائالىيەتچان بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭمۇ ئاياللىرىنىڭ ئەقىللىرىغا ئويغۇنلىشىپ، ئۇلار بىلەن چاقچاقلىشىدىغانلىقى ۋە بىرگە كۆڭۈل ئاچىدىغانلىقى رىۋايەت قىلىنغان. ئۆز ئەھلى بىلەن بىرگە كۆڭۈل ئېچىش ياخشى ئەمەللەردىندۇر. ئەمما چاقچاقلاشقاندا، چاقچاق، دەپ يالغان سۆز قىلماسلىق ۋە ئەدەپ ـ ئەخلاق دائىرىسىدىن چىقىپ كەتمەسلىك كېرەك. ئەكسىچە بولغاندا، ئەر ئۆزىنىڭ ھۆرمىتىنى چۈشۈرۈپ قويىدۇ.

**947ـ سوئال: تەمناتىنىڭ بايانى**

تەمناتتىن ئەر ئايالىغا بېرىدىغان تاماق، كىيىم كېچەك، ئۆي تۇتۇپ بېرىش ۋە بۇنىڭدىن باشقا تۇرمۇشنىڭ زۆرۈر ئېھتىياجلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بىر ئادەم بىلەن يەنە بىر ئادەمنىڭ ئارىسىدا ئۈچ سەۋەبنىڭ بىرسى تېپىلسا، ئۇ ئادەمگە ئىككىنچى بىر ئادەمنىڭ تەمناتىنى بېرىش لازىم بولىدۇ.

ئۇ ئۈچ سەۋەب بولسا، ئەر ـ خوتۇنچىلىق سەۋەبىدۇر، ئۇرۇق تۇغقانچىلىق سەۋەبىدۇر ۋە هايۋانلارنىڭ ئىگىلىرىگە ئوخشاش بىر جانلىقتا ئىگە بولغانلىق سەۋەبىدۇر.

ئەر ـ خوتۇنچىلىق سەۋەبى بىلەن بىر ئادەمگە ئىككىنچى بىر ئادەمنىڭ تەمىناتىنى بېرىشتىن بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك ئەرگە ئايالىنىڭ تەمىناتىنى بېرىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئايالىنىڭ تەمىناتىنى بېرىش ئايال ئۆزىنى ئەرگە تاپشۇرۇپ ئەرنىڭ ئۆيىگە يۆتكۈلۈپ كەلگەندىن تارتىپ باشلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا ئەرنىڭ ئايالغا تەمىنات بېرىش ھەققىدە مۇنداق دېدى: ئانىلار (بالىلارنى ئېمىتىش مۇددىتىدە) تولۇق ئېمىتمەكچى بولسا، تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم . ئاتىلار ئانىلارنى قائىدە بويىچە يېمەك ـ ئىچمەك ۋە كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك، كىشى پەقەت قولىدىن كېلىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىنىدۇ. ئانىنى بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق لازىم (ئەگەر ئاتا ئۆلۈپ كەتسە) ئۇنىڭ ۋارىسى ئاتىغا ئوخشاش مەسئۇلىيەتنى (يەنى ئانا بولغۇچىغا نەپىقە بېرىش ۋە ئۇنىڭ ھەقلىرىگە رىئايە قىلىش قاتارلىقلارنى) ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى كېرەك. ئەگەر ئاتا ـ ئانا كېڭىشىپ (بالىنى ئىككى يىل توشماستىنلا) ئايرىۋەتمەكچى بولسا، ئۇلارغا ھېچبىر گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر بالىلىرىڭلارنى ئىنىكئانىلارغا ئېمىتمەكچى بولساڭلار، قائىدە بويىچە ئۇلارنىڭ ھەققىنى بەرسەڭلارلا سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. اللهتىن (يەنى اللهنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى، الله سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر [سۈرە بەقەرە-233].

تەمىناتنىڭ قانچىلىك بولىدىغانلىقى ئەر ئايالىنىڭ تۇرمۇش ئەھۋالىغا قاراپ بەلگىلىنىدۇ. ئەگەر ئەر ـ خوتۇنلار باي بولسا، ئەرگە ئايالى ئۈچۈن باينىڭ تەمىناتلىرىنى بېرىش لازىمدۇر. ئەگەر ئەر ـ خوتۇنلار پېقىر بولسا، ئەرگە ئايالى ئۈچۈن پېقىرنىڭ تەمىناتىنى بېرىش لازىم. قازى، پېقىر بىر ئەرگە ئايالىغا پېقىرنىڭ تەمىناتىنى بېرىشكە ھۆكۈم قىلغان، كېيىن ئەر باي بولغان ۋە ئايال ئېرىنىڭ ئۈستىدىن قازىغا داۋا قىلغان بولسا، قازى ئەرنى شۇ ۋاقىتتىن باشلاپ ئايالىغا باينىڭ تەمىناتىنى بېرىشكە بۇيرۇيدۇ. ئايال سەركەشلىك قىلىدىغان ئايال بولۇپ ئېرىنىڭ گېپىگە ئۇنىماي ئۆيدىن چىقىپ كەتكەن بولسا، ئەرگە تاكى ئايال ئۆيگە قايتىپ كەلگىچە ئۇنىڭ تەمىناتىنى بېرىش لازىم ئەمەس. ئۇۋال قىلىنىپ تۇرمىگە تاشلىنىپ قالغان ئايال بولسىمۇ، ئەرگە تۇرمىگە تاشلىنىپ قالغان ئايالىنىڭ تەمىناتىنى بېرىش لازىم ئەمەس. ئەگەر ئەر پادىشاھنىڭ تۇرمىسىگە سولۇنۇپ قالغان بولسا، ئەردىن ئايالىنىڭ تەمىناتىنى بېرىش ۋەزىپىسى چۈشۈپ كېتىدۇ.

## 948ـ سۇئال: ئىشلەيدىغان ئايالنىڭ تەمىناتى ھەققىدە

ئەگەر بىر ئايال ئۆيىنىڭ سىرتىدا بىر يەردە ئىشلىسە، ئۇنىڭ تەمىناتىنى بېرىش ئېرىنىڭ ئۈستىدىن چۈشۈپ كېتەمدۇ؟ كۈچلۈكرەك رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا، ئايال ئەگەر ئەرنىڭ رۇخستى بىلەن ئىشلىگەن بولسا، ئۇنىڭ تەمىناتى ئەرنىڭ ئۈستىدىن چۈشۈپ كەتمەيدۇ. ئەمما ئايال ئەرنىڭ رۇخستىسىز ئىشلىگەن بولسا، خۇددى سەركەشلىك قىلىدىغان ئايالنىڭ تەمىناتى چۈشۈپ كەتكىنىدەك ئۇ ئايالنىڭ تەمىناتىمۇ ئەرنىڭ ئۈستىدىن چۈشۈپ كېتىدۇ.

ئەگەر ئۇ ئايال ئۆي ئىچىدە تاماق ئېتىش، نان يېقىش ۋە كىيىم كېچەكلەرنى يۇيۇشقا ئوخشاش ئۆي ئىشلىرىنى قىلىشتىن باش تارتسا، ئەگەر ئۇ ئايال ئەسلىدىمۇ ئۆيىدە ئىش قىلمايدىغان ئايال بولسا ياكى ئۇ ئىشلارنى بىرەر كېسەل سەۋەبى بىلەن قىلمىغان بولسا، ئەر ئايالىغا تەييار تاماق ئېلىپ بېرىش لازىم. ئەگەر ئۇ ئايال ئەسلىدە ئۆيىدە شۇ ئىشلارنى قىلىدىغان ۋە ئۇ ئىشلارنى

قىلىشمۇ قولىدىن كېلىدىغان بولسا، ئايالىغا تەييار تاماق ئېلىپ بېرىش ئەرگە لازىم ئەمەس. ئەگەر ئايال ئىناۋەتلىك ۋە يۇز ئابرويلۇق ئائىلىنىڭ قىزى بولسىمۇ مەزكۇر ئىشلارغا ئوخشاش ئۆي ئىشلىرىنى قىلغانلىقى ئۈچۈن ئېرىدىن ئىش ھەققى تەلەپ قىلىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى ئايالىنىڭ شۇ ئىشلارنى قىلىشى بىر دىنىي مەجبۇرىيەتتۇر.

بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك قازى، ئەگەر ئەر، ئايالىنىڭ تەمىناتلىرىنى بېرەلمەيدىغان دەرىجىگە چۈشۈپ قالسىمۇ ئەر - خوتۇنىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتمەيدۇ. شۇنىڭدەك قازى يەنە ئەگەر ئەر يوق بولۇپ كېتىپ ئايال قېينىلىپ قالىدىغان ھالغا چۈشۈپ قالسىمۇ ئەر - خوتۇنىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتمەيدۇ.

**949- سۇئال: بىر ئادەمگە ئۇرۇق تۇغقانچىلىق سەۋەبى بىلەن ئىككىنچى بىر ئادەمنىڭ تەمىناتىنى بېرىشنىڭ لازىم ئىكەنلىكى توغرىسىدا**

يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىلارنىڭ تەمىناتلىرىنى بېرىش دادىنىڭ مەجبۇرىيىتىدۇر. چۈنكى بىر ئىنساننىڭ بالىسى ئۇنىڭ بىر پارچىسى ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا بىر ئادەمنىڭ بالىسىغا تەمىنات بەرگەنلىكى خۇددى ئۆزىگە تەمىنات بەرگىنىگە ئوخشاشتۇر. بۇ، ئەگەر كىچىك بالىنىڭ ئۆزىگە تەۋە مال- مۈلكى بولمىسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەمما ئەگەر كىچىك بالىنىڭ ئۆزىگە تەۋە مال- مۈلكى بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ تەمىناتلىرى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ مال- مۈلكىدىن بېرىلىدۇ. چۈنكى ئەسلى قائىدە بىر ئىنساننىڭ تەمىناتلىرى مەيلى ئۇ كىچىك بولسۇن مەيلى چوڭ بولسۇن ئۇنىڭ مال- مۈلكىدىن بېرىلىشى لازىمدۇر.

بىر ئادەم كەينىدە بىر نەچچە بالىنى قالدۇرۇپ قويۇپ ئۆلۈپ كەتكەن ۋە ئۇلارغا ھېچقانداق مال - مۈلۈك قالدۇرمىغان بولسا، ئۇلارنىڭ تەمىناتلىرى دۆلەت خەزىنىسىدىن بېرىلىدۇ.

بىر ئادەمنىڭ ئاتا ئانىلىرى ياكى چوڭ دادا ۋە چوڭ ئانىلىرى پېقىر بولسا، ناۋادا ئۇلار باشقا دىندا بولغان تەقدىردىمۇ ئۇلارنىڭ تەمىناتلىرىنى بېرىش ئۇ ئادەمنىڭ ئۈستىگە بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئەگەر ئاتا - ئاناڭ سېنى سەن بىلمەيدىغان نەرسىنى ماڭا شېرىك كەلتۈرۈشكە زورلىسا، ئۇلارغا ئىتائەت قىلمىغىن، ئۇلارغا دۇنيادا ياخشى مۇئامىلىدە بولغىن (يەنى دىنىڭغا زىيان يەتمەيدىغان ئاساستا ياخشىلىق قىلغىن)، ماڭا تائەت بىلەن قايتقان ئادەمنىڭ يولىغا ئەگەشكىن، ئاندىن مېنىڭ دەرگاھىمغا قايتىسىلەر، سىلەرگە قىلمىشىڭلارنى ئېيتىپ بېرىمەن [سۇرە لوقمان-15].

بىر بالىنىڭ، ئاتا ئانىسىنىڭ، چوڭ دادىلىرىنىڭ ۋە چوڭ ئانىلىرىنىڭ تەمىناتىنى بېرىش ئۈچۈن ئۇلارنىڭ پېقىر بولۇشلىرى شەرت قىلىنىدى. چۈنكى بىر ئادەم مال- مۈلكى بار ئادەم بولسا، ئۇ ئۆزىنىڭ تەمىناتىنى ئۆزىنىڭ مال مۈلكىدىن قىلغانلىق باشقىلارنىڭ مال- مۈلكىدىن قىلغانلىقتىقا قارىغاندا ياخشىدۇر. ئاتا ئانىلارنىڭ، چوڭ دادا ۋە چوڭ ئانىلارنىڭ باشقا دىندا بولۇشى ئۇلارنىڭ تەمىناتلىرىنى بېرىشكە توسالغۇ بولالمايدۇ. باشقا - باشقا دىندا بولسىمۇ بىر ئادەمنىڭ ئايالىغا، ئاتا ئانىسىغا، چوڭ دادىلىرىغا ۋە چوڭ ئانالىرىغا، بالىلىرىغا ۋە نەۋرىلىرىگە تەمىنات بېرىشى لازىمدۇر. باشقا دىندا بولسىمۇ ئايالىغا تەمىنات بېرىشنىڭ لازىم بولۇشى ئەر - خوتۇنلۇق ئالاقىنىڭ سەۋەبى بىلەندۇر. ئەمما باشقىلارغا تەمىنات بېرىشنىڭ لازىم بولۇشى، ئاتا بالا بولغانلىقى سەۋەبى بىلەندۇر. بىر ئادەمنىڭ ئاتا ئانىسىغا ياكى چوڭ دادىسىغا ۋە چوڭ ئانىسىغا ياكى بالىۋاقىلىرىغا

تەمىنات بەرگەنلىكى خۇددى ئۆزىگە تەمىنات بەرگەنلىك ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر تەمىنات بېرىدىغان ئادەم مۇسۇلمان، ئەمما ئۇلار ئارىسىدا مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش بار كاپىرلاردىن بولسا، مۇسۇلمان ئادەمگە ئۇلارنىڭ تەمىناتىنى بېرىش لازىم بولمايدۇ. ئەگەر ئۇلار مۇسۇلمانلاردىن رۇخسەت ئېلىپ مۇسۇلمانلارنىڭ ئىچىدە ياشاۋاتقان ئادەملەر بولسىمۇ ئۇلار مۇسۇلمانلار بىلەن ئۇرۇش قىلىۋاتقان كاپىر قەۋمىدىن بولغانلىقى ئۈچۈن مۇسۇلمان بالىنىڭ ئۇلارغا تەمىنات بېرىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى بىز مۇسۇلمانلار بىلەن دىن ئۈچۈن ئۇرۇش قىلىۋاتقان كاپىرلارنى دوست تۇتۇشىمىزدىن ۋە ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشىمىزدىن چەكلەندۇك. مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ پرىنسىپلىرىنىڭ ناھايىتى ئېسىل ئىكەنلىكىنى ۋە ئۇ پرىنسىپلەرنىڭ ئىنسانپەرۋەر ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

شۇنى بىلىش كېرەككى، كاپىر ئاتا ئانىغا ۋە ئۇرۇق تۇغقانلارغا تەمىنات ياكى ياخشىلىق قىلىش ئۈچۈن بېرىلىدىغان پۇل ماللار زاكات ماللىرىدىن بولماسلىقى لازىم. چۈنكى زاكات ماللىرى پەقەت مۇسۇلمانلارغىلا بېرىلىدۇ.

شۇنىڭدەك يەنە مەھرەم كېلىدىغان ئۇرۇق تۇغقانغا مەيلى ئۇ بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بولسۇن مەيلى چوڭ بولسۇن تەمىنات بېرىش ۋاجىپ بولىدۇ. شۇنىڭدەك ئۇرۇق تۇغقانغا تەمىنات بېرىشنىڭ بىر شەرتى ئۇنىڭ ئۆزۈن مۇددەت داۋام قىلىدىغان كېسەلگە گىرىپتار بولغانلىقى ياكى كۆر بولۇپ قالغانلىقى سەۋەبى بىلەن بىرەر ئىش قىلالمايدىغان ھالەتكە كېلىپ قالغان مۇھتاج بولۇشى لازىمدۇر. ئاتا-ئانا بىرەر ئىش قىلىپ تۇرمۇشىنى قامدىيالايدىغان دەرىجىدە بولسىمۇ بالا، ئۇلارنىڭ تەمىناتىنى بېرىدۇ.

**950-سوئال: ئىشلىشىگە رۇخسەت قىلىنىغان ئاياللارنىڭ شەرتلىرى**

ئىسلام دىنى ئايالنى ئايال ھاياتىنىڭ قايسى باسقۇچىدا بولسا بولسۇن تىجارەت قىلىشقا ياكى ئىشلەشكە بۇيرۇمايدۇ. چۈنكى ئىسلام دىنى ئائىلىنىڭ تەمىنات ۋە چىقىملىرىدىن كىچىككىنىمۇ بىر نەرسىنى ئايالنىڭ ئۈستىگە يۈكلىمىدى. ئەكسىچە ئۇنىڭ تەمىناتىنى باشقىلارنىڭ ئۈستىگە يۈكلىدى. مەسىلەن، بىر ئايال قىز ھالىتىدە بولسا ئۇنىڭ تەمىناتىنى بېرىش ئاتا ئانىسىنىڭ ئۈستىگە، ھەمشىرە بولسا تەمىناتىنى بېرىشكە قۇدرىتى يەتكەن قېرىنداشىنىڭ ئۈستىگە، ياتلىق بولسا ئېرىنىڭ ئۈستىگە، ئانا بولسا كەسىپى بار بالىلىرىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىدى. ئىش شۇنداق بولسىمۇ ئىسلام دىنى مەلۇم شەرتلەر ئاستىدا ئايالنىڭ ئىشلەپ پۇل تېپىشىغا رۇخسەت قىلدى. ئۇ شەرتلەر تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1) ئەگەر ئايال ئېرى بار ئايال بولسا، ئېرىنىڭ ئۇنىڭغا ئىشلەشكە رۇخسەت بېرىشى لازىم.

2) ئۇنىڭ قىلىدىغان ئىشى ئەرلەر بىلەن ئارىلىشىپ قىلىدىغان ياكى ئەرلەر بىلەن ئايرىم بىر يەردە يالغۇز قالىدىغان ئىش بولماسلىقى لازىم.

3) ئۇنىڭ قىلىدىغان ئىشى مەسىلەن، تىككۈچىلىك، سېستىرالىق، دوختۇرلۇق ( ئاياللار بالىلار كېسەللىكى ساھەسى بويىچە)، ۋە ئوقۇتقۇچىلىق قىلىشقا ئوخشاش ئۆزىنىڭ ئاياللىق سۈپىتىگە مۇناسىب كېلىدىغان ئىشلاردىن بولۇشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايالنىڭ ھەتتا ئەرلەرگە ئوخشاپ قالماسلىقى ۋە مىجەز خاراكتېرى ئۇلارنىڭكىدەك بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئەرلەرگە خاس قاتتىق ۋە ئېغىر ئىشلارنى قىلىشى توغرا ئەمەس.

ئايالنىڭ ئىشلەش ئارقىلىق تاپقان پۇلى ئۇنىڭ خاس مۈلكى ھېسابلىنىدۇ. ئۇنى ئىشلىتىش ھەققى پەقەت ئۇنىڭ قولىدا بولىدۇ. ئەرنىڭ ياكى باشقا بىرسىنىڭ پۇلنى ئۇنىڭ رازىلىقىسىز ئۇنىڭ

قولىدىن ئېلىۋېلىش ھەققى يوق. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى. «ئى مۆئمىنلەر! اللہ سىلەردىكى بىر ـ بىرىڭلاردىن ئارتۇق قىلغان نەرسىلەرنى (ھەسەت قىلىش يۈزىسىدىن) ئارزۇ قىلماڭلار، ئەرلەر قىلغان ئەمەللىرىدىن ھەسسىدار بولىدۇ، ئاياللارمۇ قىلغان ئەمەللىرىدىن ھەسسىدار بولىدۇ. اللہتىن ئۇنىڭ پەزلىنى تىلەڭلار (اللہ بېرىدۇ). اللہ ھەقىقەتەن ھەممە نەرسىنى بىلگۈچىدۇر» [سۈرە نىسا۔32].

## 951۔ سۇئال: ئاياللارنىڭ ئىشلىشى توغرىسىدىكى ھۆكۈم

ئالدى بىلەن شۇنى ئېنىق ئېيتالايمىزكى، ئىسلام شەرىئەت قانۇنىدا ئاياللارنىڭ سىرتتا ئىشلىشى ھارام دەيدىغان بىرەر چەكلىمە يوق. ئاياللار ئىسلام دىنىنىڭ گۈللەنگەن شانلىق ئەسىرلىرىدىمۇ ئىشلەشتىن ۋە جەمئىيەتتىكى ۋەزىپىسىدىن مەھرۇم قىلىنغان ئەمەس. ئاياللارنىڭ ئائىلىسىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداش يولىدا ئۆزلىرىگە لايىق كېلىدىغان شەرەپلىك ئۇرۇنلاردا ئىشلىشى جائىزدۇر. شۇنداقتىمۇ، ئەگەر بىز ئايال كىشىنىڭ قىلىشقا تېگىشلىك بولغان ۋەزىپىسىگە ۋە ئۇستىدىكى مەسئۇلىيەتلىرىگە قارايدىغان بولساق، بۇ ۋەزىپىنىڭ ئىنسانىيەت نەسلىنىڭ يەر ـ يۈزىدە داۋام قىلىشىغا باغلىق بولغان ئالاھىدە ئۇلۇغ، مۇھىم بىر ۋەزىپە ئىكەنلىكىنى كۆرىمىز. بۇ ۋەزىپە قايسى دېگەندە، "ئانىلىق "ۋەزىپىسىدۇر. ئايال كىشىنىڭ يارىتىلىش تەبىئىتى، ئۇنىڭ ئانا قارنىدا تۆرەلگەن ئاۋۋالقى ۋاقتىدىن باشلاپ ئۇنى بۇ ۋەزىپىگە تەييارلايدۇ. ئانا ـ بالا ساغلىقى مۇتەخەسسىسلىرى شۇنداق يەكۈنلەرنى چىقىرىدۇكى، سىپپىرم تۇخۇمچىلىرى ئانىنىڭ بەچچىدانىدا ئانىنىڭ سىپپىرمى بىلەن بىرلەشكەندىن كېيىن، ئوغۇل ـ قىز دانچىلىرىنىڭ پەرقلىرى ئايرىلىشقا باشلايدۇ.

## 952۔ سۇئال: ئانىنىڭ بالىسنى تەربىيەلىشى ئىشلەشتىنمۇ موھىم

پىسخولوگىيە ۋە تەربىيە مۇتەخەسسىسلىرى ئانىنىڭ ئۆز بۇۋىقى بىلەن مەشغۇل بولۇشىنىڭ ئانا ـ بالا ھەرئىككىسى ئۈچۈن تەبىئىي زۆرۈرىيەت ئېكەنلىكىنى قارار قىلىدۇ. ئانا ئۆز بۇۋىقىنىڭ رىئايىتىگە ئۆزى مەسئۇل بولۇپ، ئۇنىڭ ئېھتىياجلىرىدىن چىقىشى ئارقىلىق ئانىلىقتىن ھۇزۇرلىنىشقا بولغان ھاجىتىنى ھەمىشە ھېس قىلغۇچىدۇر. يەرشارىدا ئۆز بالىسنى باغرىغا بېسىپ، كېچە كۈندۈز ئۇنىڭ يېنىدا بولۇشنى خالىمايدىغان، ئائىلىنىڭ ئېھتىياجى يۈزىسىدىن بالىسنى ئۆيىدە تەرك ئېتىپ ياكى باشقىلارنىڭ تەربىيىسىگە تاپشۇرۇپ قويۇپ ئىشقا كەتكىنىگە كۆڭلى بىئارام بولمايدىغان ۋە تۇرمۇشنىڭ تەلۋى مەجبۇر قىلمىسا، ئۆز ئۆيىدە ئولتۇرۇپ بالىسنى باغرىغا بېسىشنى ئارزۇ قىلمايدىغان ئانا بارمىدۇ؟!

شونىڭدەك، بالىمۇ ئانىسىنىڭ يېنىدا بولۇشقا، ئانىسىنىڭ ئىسسىق قوينىدىن ھۇزۇر ـ ھالاۋەت ئېلىشقا تولىمۇ مۇھتاجدۇر. ئانىلار ئىشەنچ قىلىپ باللىرىنى تاشلاپ قويىدىغان يەسلىلەر باللارنى باشقا جانلىقلارنى باققاندەك، ياخشى باقالىسىمۇ، لېكىن ئۇلارنى ئىنسانىي خىسلەتتە، ئىنسانىي ئەخلاقتا يېتىشتۈرۈپ چىقىشقا ئەلۋەتتە ئاجىزدۇر.

## 953۔ سۇئال: ئاياللارنىڭ ئىشلىشىنىڭ زىيىنى

ئايال كىشىنىڭ ئىشلەش ئۈچۈن ئۆيىدىن سىرتقا چىقىشى ئائىلىسىدىكى مۇھىم ۋەزىپىسىگە سەل قارىغانلىقىدۇر. بۇ بىر تەرەپتىن كېلىدىغان نەسىللەرنىڭ ئەخلاقىي تەربىيىسىگە بولغان تەھدىد بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن ئۆز مىللىتىگە، خەلقىگە ۋە ۋەتىنىگە ياخشى ئىجادىيەتلەرنى يارىتالايدىغان، يارامىلىق كىشىلەرنىڭ ئىشلەش يوللىرىنى توسقانلىق، نەتىجىدە ئۆز جەمئىيىتىنى

ياخشى ئىشلەيدىغان ئەرلەردىن مەھرۇم قىلغانلىقتۇر. بۇ ئىشلار ئىسلام دۇنياسىدىكى بىر مۇشكىلاتلا ئەمەس، بەلكى بۇ، ئامېرىكا، ياۋرۇپا ئەللىرىدىكى ئىجتىمائىي ئىشلار مۇتەخەسسىسلىرىنىڭ پىكىرلىرىنى ئاۋارە قىلىپ كېلىۋاتقان مەسىلىلەرنىڭ بىرىدۇر.

بىزنىڭ دىنىمىز، ئانىلارنىڭ بالىلارنى باشقىلارغا تاپشۇرۇپ قويۇپ، ئۆز قوللىرى بىلەن باقماسلىقىنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى 14 ئەسىر بۇرۇن ئېلان قىلغان بولسا، ئەمدىلىكتە تەجرىبىلەر ۋە ئاچچىق ساۋاقلارنى كۆرگەندىن كېيىن، كىشىلەر بۇ ئىشنىڭ خاتا ئىكەنلىكىنى قايتا ئىسپاتلىماقتا. ئۆزى باقماي باشقىلارنىڭ تەربىيىسىگە تاپشۇرۇپ قويۇپ چوڭ قىلغان بالىنىڭ ئەخلاقىي جەھەتتىن يېتەرسىز بولۇپ چىقىشىنىڭ سىرتىدا، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا بولغان كۆيۈمچانلىقىنىڭ ۋە ھۆرمىتىنىڭ ئاجىز بولىدىغانلىقىمۇ ھەممىگە مەلۇم.

بالىلار يۈرەك پارىمىز، جېنىمىز ۋە ھاياتلىقتىكى ھەرنەرسىمىزدۇر. سىرتتىكى ئىشلار، ئابرۇي ـ شۆھرەتلەر يۈرەك پارىمىز، بۇگۈنىمىز ۋە ئەتىمىز بولغان شۇ پەرزەنتلىرىمىزدىن ئەزىز ئەمەس، ئەلۋەتتە. توغرا، باققۇچىسى يوق، تۇل ۋە چارىسىزلىقتىن سىرتقا چىقىپ ئىشلەشكە مەجبۇر بولىۋاتقان ئانىلارمۇ جەمئىيەتتە ئاز ئەمەس. ئۇلار ئىشلەشكە ھەقىقەتەن مەجبۇر بولۇپ قالغانلاردۇر. ئاللاھ ئۇلارنىڭ ئىشلىرىنى ئۆڭاي قىلسۇن. ئۇلاردىن باشقا ئىشلىمىسىمۇ بولىدىغان ۋە ئېرىنىڭ كىرىمى بىلەن كۇپايە قىلسىمۇ تۇرمۇشنى نورمال ھالدا ئېلىپ كېتەلەيدىغان ئانىلار ئەقىللىرىنى ئىشلىتىپ، پەرزەنت قەدرىنى ۋە ئۆز ۋەزىپىسىنى تونۇيدىغان بولسا، ھازىرقى زامان يېڭى نەسىللىرىنىڭ تەربىيىسىدە ئالاھىدە ئىجتىمائىي يېڭىلىقلار بۇلار ئىدى. بۇلارنىڭ مۇكاپاتى مۇشۇ دۇنيادىلا شۇ ئانىلارغا قايتقان بۇلار ئىدى. ئاتا ـ ئانىلار بالىلارنىڭ دەسلەپكى مۇئەللىملىرى. ئائىلىدىكى تۇنجى تەربىيە ناھايىتى مۇھىمدۇر. تەربىيىسى ياخشى بولغان بالىلارنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا ئېلىپ كېلىدىغان ياخشىلىقلىرى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھېسابسىزدۇر.

### 954ـ سۇئال: ئاياللارنىڭ ئىشلىشىدىكى خەتەرلەر

ئاياللارنىڭ ئۆيلىرىنى تاشلاپ، زۆرۈرىيەتسىز سىرتتا ئىشلىشىنىڭ قىسمەن خەتەرلىرى بار.

1. ئەخلاقىي تەرەپتىن۔ ئاياللار ئەرلەر بىلەن ئارىلىشىپ بىرگە ئىشلەشكە باشلىغاندىن كېيىن، ئۇلاردىكى ھايا، ئىپپەت ۋە نومۇسپەرۋەرلىك ئاستا ـ ئاستا تەدرىجى ئاجىزلىشىدۇ. بۇ سەۋەبتىن بەزى ئائىلە جېدەللىرىمۇ يۈز بېرىدۇ.

2. ئىجتىمائىي تەرەپتىن ـ ئايال كىشىنىڭ ئىش باھانىسى بىلەن ئۆيدىن چىقىپ كېتىشى، ئائىلە ھاياتىدىكى بوشلۇقنى كەلتۈرۈپ چىقىدۇ. بالىلارنى ئانىلىق مېھرىدىن مەھرۇم قىلىدۇ ۋە جورىسىنىمۇ ياخشى كۈتەلمەيدۇ.

3. ئىشقا لاياقەتسىز بەزىبىر ئاياللارنىڭ ئۇرۇننى مەشغۇل قىلىپ ئولتۇرۇۋېلىشى، ئۇلاردىن ياخشىراق ئىش بېجىرەلەيدىغان ۋە ئىشقا قادىر بولغان ياشلارنىڭ ئىشلەش يوللىرىنى توسىدۇ. نەتىجىدە، ئىشسىزلىق كۆپىيىپ جەمئىيەتتە ئىجتىمائىي جىنايەتلەر كېلىپ چىقىدۇ. ئاياللار ئىشسىز قالسا ئۆيلىرىدە ئولتۇرۇپ بارغا شۈكۈر قىلىپ ھايات كەچۈرىدۇ. ئەمما ئەرلەر خۇسۇسەن، ياشلار ئىشسىز قالسا، بىكارلىقتىن، بوشلۇقتىن سىقىلىپ تۈرلۈك جىنايەتلەرنى ئىشلەيدۇ. ئوغۇرلۇق، قاتىللىق ۋە بولاڭچىلىق جىنايەتلىرىمۇ كۆپىنچە ياشلارنىڭ ئىشسىز قالغانلىقىدىن، بەزىلىرى ئۆيلىنەلمەي كۆڭۈللىرىنى توختىتالمىغانلىقىدىن بولىدۇ.

4. ئىقتىسادىي تەرەپتىن۔ ئىقتىساد نىزامى ئىشقا يارامىلىق، ئىش بېجىرىشنى بىلىدىغان،

چىداملىق ۋە پاراسەتلىك كىشىلەرنىڭ تاللىنىشىنى تەقەززا قىلىدۇ. ئىشلەمسىمۇ ئېرىنىڭ كىرىمى بىلەن تۇرمۇشنى نورمال ئېلىپ كېتەلەيدىغان ئاياللارنىڭ بۇ ئۇرۇنلارنى مەشغۇل قىلىپ ئولتۇرۇشلىرى ئىقتىسادنىڭ راۋاجلىنىشىغا دەخلى يەتكۈزمەي قالمايدۇ. چۈنكى ئاياللار كۆپىنچە ئەرلەرنىڭ ئىشلىگىنىنى ئىشلىيەلمەيدۇ. ئاياللار مىجەزى بىر خىل بولمىغان ۋاقىتلاردا كۈندىلىك ئىشلىرىنى تولۇق جايىدا ئادا قىلالمايدۇ. نەتىجىدە، جەمئىيەتنىڭ ئىقتىساد ئىشلىرى ئاقسايدۇ. ئاياللارنىڭ ئايلىق ئادەت كۆنلىرىدىن تېخىمۇ قىيىن بولغان شارائىتلىرى ـ ئۇلارنىڭ ھامىلدارلىق ئايلىرى، بولۇپمۇ ھامىلدارلىقنىڭ ئاخىرقى ئايلىرىدۇر. بۇ ۋاقىتلاردا ئاياللار ھەرقانداق ۋەزىپىنى بېجىرىشتىن ئاجىز كېلىدۇ ۋە ئىشقا ھەۋەسمۇ قالمايدۇ. ئاندىن ئۇلار تۇغقاندىن كېيىن، ئەسلىدىكى ھالىتىگە كەلگۈچىلىك مەلۇم ۋاقىت ئىشتىن قالىدۇ. ئاياللارنىڭ يارىتىلىشىغا مۇناسىپ بولغان، ئاساسلىق ۋەزىپىسىنى ــ شەرەپلىك ئانىلىق ۋە پەرۋىشچىلىكتىن ئىبارەت ۋەزىپىسىنى تاشلاپ، زۆرۈرىيەتسىز سىرتتا ئىشلەش جەريانىدا، ئۆزلىرىنىڭ ئاياللىق ئۆزگۈرلىرى تۈپەيلىدىن نۆۋەتتىكى ئىشلىرىنى چالا ـ پۇچۇق ئۇرۇنلىشى، ئۇرۇننى تۇتۇپ ئولتۇرۇپ ياخشى ئىشلەيدىغانلارنى بۇ ئىشلاردىن مەھرۇم قىلىشى، ئىقتىسادنى راۋاجلاندۇرۇش ئىشلىرىغا زىيان يەتكۈزمەمدۇ؟!

## ئىككىنچى باپ. ئەر خوتۇنلارنىڭ بىر-بىرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرى

### 955ـ سوئال: ئەر ئاياللارنىڭ بىر بىرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرى توغرىسىدا قۇرئان كەرىمنىڭ بايانى

ئىسلام دىنىدا ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ بىر ـ بىرىنىڭ ئۈستىدە ھەقلىرى ۋە ھەر بىرىنىڭ قىلىشقا تېگىشلىك مەجبۇرىيەتلىرى بار. ھەممە ئىشنى ھېكمەت بىلەن قىلىدىغان ۋە ھەممىنى بىلىپ تۇرىدىغان ئاللاھ تائالا ھەقلەر بىلەن مەجبۇرىيەتلەرنىڭ ئارىسىدا بىر تەڭپۇڭلۇقنى قىلدى. شۇڭا ئاللاھ تائالا بىر تەرەپ پايدىلىنىدىغان ھەر بىر ھەقنىڭ قارشىسىدا ئۇ تەرەپنىڭ يەنە بىر تەرەپ ئۈچۈن ئۈستىگە ئېلىشقا تېگىشلىك بولغان بىر مەجبۇرىيەتنى بېكىتتى. مانا بۇ ئاللاھ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدە ناھايىتى ئوچۇق بىر شەكىلدە بايان قىلىنغاندۇر. « ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئاياللارنىڭمۇ ھەقلىرى بار (يەنى ئاياللار مۇۋاپىق دەرىجىدە ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشى كېرەك، مۇۋاپىق دەرىجىدە مەجبۇرىيەتمۇ ئۆتىشى كېرەك). (ئاياللارغا مەھرى بېرىش ۋە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش مەجبۇرىيەتلىرى ئەرلەرگە يۈكلەنگەنلىكتىن) ئەرلەر ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇققا ئىگە. ﷲ غالىبتۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» [سۈرە بەقەر 228ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

ئاللاھ تائالا ئەرلەرنى ئىگە قىلغان بىر دەرىجە بولسا ھامىيلىق ۋە ئائىلىنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغانلىق دەرىجىسىدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: « ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر، بۇ ﷲنىڭ ئۇلارنىڭ بەزىسىنى بەزىسىدىن (يەنى ئەرلەرنى كۈچ ـ قۇۋۋەت، غازاتقا چىقىش قاتارلىق جەھەتلەردە ئاياللاردىن) ئارتۇق قىلغانلىقىدىندۇر ۋە ئەرلەرنىڭ ئۆز پۇل ـ ماللىرىنى سەرپ قىلغانلىقىدىندۇر (يەنى ئاياللارنىڭ نەپىقىسى ئەرلەرنىڭ زىممىسىگە يۈكلەنگەنلىكتىندۇر).»{سۈرە نىسا 34ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى}

ھەر قانداق بىر جەمىيەتتە ئۇ جەمىيەتنىڭ ئىشلىرىغا ئىگە بولىدىغان ۋە ئۇنىڭ ئىشلىرىنى رەتكە سالىدىغان بىر مەسئۇلنىڭ بولۇشى لازىم. ئائىلە بولسا ئەڭ مۇھىم بىر جەمىيەتتۇر. ئائىلىگە

كۆڭۈل بۆلۈش ۋە ئۇنىڭغا پايدىلىق ئىشلارنى تەييارلاش ئائىلىنىڭ مەۋجۇد بولۇپ تۇرۇش ئامىللىرىنىڭ بىرىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئائىلە ئەزالىرىنىڭ ئىچىدىن بىرىنىڭ ئائىلىنىڭ ئىشلىرىغا مەسئۇل بولۇشى لازىم. بىر ئائىلىنىڭ ئىچىدە بۇنىڭ ئۈچۈن ئەر ئەڭ ھەقلىدۇر. چۈنكى ئەر دۇنيا ئىشلىرىنى ئايالغا قارىغاندا كۆپ بىلگەندىن سىرت ئائىلىدىكى كىشىلەرگە نەپىقە بېرىشكە مەسئۇل كىشىدۇر.

## 956ـ سۇئال: ئايالنىڭ ئېرى ئۈستىدىكى ھەقلىرى

1. ئەرنىڭ ئايالى بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىشى ۋە ئۇنىڭغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشى ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرىنىڭ بىرىدۇر. ئەرنىڭ ئايالغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشى، ئۇنىڭغا ئازار بەرمەسلىكى، پۈتۈن مۇھەببىتى ۋە سۆيگۈسىنى بېغىشلىغان ھالدا، ئۇنىڭغا ھەر ئىشتا مېھرىبانلىق كۆرسىتىشى لازىم. يەنى سىرتتا ناھايىتى ياخشى ئەخلاقلىق بولۇپ، ئايالغا قاتتىقلىق، قوپاللىق قىلىدىغان كىشى ياخشى كىشى دېيىلمەيدۇ. بەلكى ئاۋۋال ئۆزىنىڭ ئايالىغا، پەرزەنتلىرىگە ياخشى مۇئامىلە قىلىدىغان، ئۇلارغا ئەڭ مېھرىبان بولغان كىشىلا ياخشى كىشى بولالايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەڭ كۆپ قىلغان تەۋسىيەلىرى ئاياللار بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىش ھەققىدىدۇر. تۆۋەندىكى ھەدىس ئۇ تەۋسىيەلەرنىڭ بىرىدۇر.

2. ئايالنىڭ ئازارلىرىغا، بولۇپمۇ ئايالنىڭ مىجەزى ئۆزگىرىپ قالغان چاغلاردىكى ئۇنىڭ بەزى يېقىمسىز مۇئامىلىسىگە سەۋرچانلىق بىلەن مۇئامىلە قىلىشى، خاتالىقلىرىنى ئەپۇ قىلىشى، دەردىنى ئاڭلاپ ھالىغا يېتىشى ۋە ئۇنىڭغا ھەمىشە مېھىر ــ شەپقەتلىك بولۇشى.

3.ئايالنىڭ كۆڭلىنى ئېلىشى، ئايالغا بولغان سۆيگۈسىنى ھەرۋاقىت سۆز ۋە ھەرىكەتلەر بىلەن ئىزھار قىلىپ تۇرۇشى، ئايالى بىلەن چاقچاقلىشىشى، ئوينۇشۇشى ۋە مۇڭدۇشۇشلارمۇ ئايال بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىشنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ.

4. ئايالنى باشقىلارنىڭ يامان نىيەتلىك كۆزلىرىدىن مۇھاپىزەت قىلىشتا غورۇرلۇق بولۇشى. ئايالنىڭ ھۆرمىتىنى قىلىپ، ئۇنى قەدىرلىشى، ئائىلىنىڭ بوزۇلۇشىغا سەۋەب بولىدىغان ئىشلارنىڭ يۈز بېرىشىدىن غاپىل بولۇپ قالماسلىقى. لېكىن ئايال كىشىنى كۈنلىدىم دەپ ئارقىسىدىن جاسۇسلۇق قىلماسلىقى، بەدنىيەتلىك بىلەن ئايالنى ئاساسسىز قارىلىماسلىقى لازىم. چۈنكى ئاللاھ تائالا قۇرئاندا، كىشىلەرنى يامان گۇمان قىلىشتىن مەنئى قىلغان.

5. ئايالنى ئىمكان قەدەر ئاتا ـ ئانىلاردىن ئايرىم ئۆيدە تورغۇزۇشى، ئۆينىڭ پۈتۈن ئېھتىياجلىق نەرسە ـ كېرەكلىرىنى ھازىرلاپ بېرىشى، ئايالغا قېيىن ئاتا ۋە قېيىن ئانىسىنىڭ پۈتۈن يۈكلىرىنى يۈكلىمەسلىكى لازىم. چۈنكى كېلىن ئۇلارنىڭ خىزمەتچىسى ئەمەس، بەلكى شۇ ئائىلىنىڭ ھۆر ئەزاسىدۇر. تەبىئىيكى، ئايال كىشىنى كىشىلەر كېچىسى بىرگە بولۇش ئۈچۈنلا ئالمايدۇ. مۇھەببەتنىڭ كۈچىيىشى ئارقىلىق ئائىلىنىڭ رۇناق تېپىشى ئۈچۈن ھەرۋاقىت ئەر ـ ئاياللار بىر ـ بىرىگە بولغان ئىخلاسىنى ۋە سۆيگۈسىنى ئىزھار قىلىشىپ تۇرىشى لازىم. ئۆيلەنگەنلەر ئايرىم تۇرمۇش قۇرۇپ مۇستەقىل بولمىغاندا، ئۇلار ھەرۋاقىت ئازادىلىك ھېس قىلالمايدۇ.

6. ئايالنىڭ بېرىشكە تېگىشلىك بولغان مېھرىنى تولۇق ئادا قىلىشى. چۈنكى بۇ، ئايال كىشىنىڭ نىكاھ سەۋەبى بىلەن بەلگىلەنگەن ھەققىدۇر.

7. ئايالنىڭ نەفەقىسىنى كېمەيتمەستىن ۋە ئىسراپ قىلماستىن ياخشى ئادا قىلىش. يەنە

ئۇنىڭغا تەمىناتنى كەڭرى قىلىپ بېرىشتۇر، سۈغا سالام ۋە ھەدىيەلەر ئېلىپ بېرىشتۇر. چۈنكى بۇنداق قىلىش ئايالنىڭ ئېرىگە بولغان مۇھەببىتىنى ئارتتۇرىدۇ. ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدىكى ئەر ـ خوتۇنلۇق ئالاقىنى ۋە كۆيۈمچانلىقنى كۈچلەندۈرىدۇ. شەرىئەت ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىدا مېھرى مۇھەببەتنىڭ ۋە ئالاقىنىڭ كۈچلۈك بولۇشىنى خالىيدۇ.

8. ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرىنىڭ بىرى، ئەر ئايالغا ئايال ھاياتىدا بىلىشكە تېگىشلىك بولغان دىن ھۆكۈملىرىنى ئۆگىتىدۇ ياكى تېگىشلىك بولغان دىن ھۆكۈملىرىنى ئۆگىنىش ئۈچۈن ئاياللارغا خاس بولغان ئىلىم سورۇنلىرىغا بېرىشقا رۇخسەت قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ھەر بىر ئىسلام جەمىيىتىدە ئاياللار دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىنى ئۆگىنىدىغان ئاياللارغا خاس مەكتەپلەر ياكى مەسچىتلەردە ئاياللارغا خاس ئىلىم سورۇنلىرى بولۇشى لازىم. ئايالغا دىنىنىڭ ئەھكاملىرىنى ئۆگىتىش ــ ناماز، روزا، زىكىر، دۇئا ۋە باشقىلار قاتارلىق پۈتۈن ئىبادەتلەرنى ئۆگىتىشنى ھەم ۋاقتىدا ئورۇنلىشىغا ياردەم بېرىشنىمۇ كۆرسىتىدۇ

9. ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرىنىڭ بىرى، ئەرنىڭ ئايالنى ئىسلام ئەدەب ئەخلاقلىرى بىلەن يېتىشتۈرىشىدۇر. ئۇنىڭغا ۋەز نەسىھەت قىلىشىدۇر. ۋە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇشىدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى.

10.ئەرنىڭ مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ بىرى ئايالنى ھەيزدىن ۋە جىنسىي مۇناسىۋەتتىن كېيىن يۇيۇنۇشقا مەجبۇرلايدۇ. ئۇنى ئۆزىنى پاك تۇتۇشقا، ھارام ئىشلاردىن يىراق تۇرۇشقا ۋە ئەمەل ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە ئەردىن سوئال سورايدۇ.

11. ئايالى خاتالىق ئۆتكۈزۈپ قالسا، ئۇنىڭغا قوپاللىق ۋە قاتتىقلىق قىلماستىن يۇمشاقلىق بىلەن نەسىھەت قىلىشى، ھەتتا ئايالى ئۇنىڭغا يامانلىق قىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇنى ئۇرماستىن نەسىھەت قىلىپ ئۆزگەرتىشى، ئىمكان قەدەر ئايالنى ئۇرماسلىقى لازىم. ئايال كىشى ئۈچۈن ئەڭ ئاخىرقى چارە ۋە ئەڭ قاتتىق جازا ۋاقىتلىق ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلماسلىقتۇر.

12.ئەر، ئۆيگە كىرگەندە ئايالغا سالام بېرىشى لازىم. چۈنكى سالام بېرىشىش مېھرى مۇھەببەتنىڭ داۋام قىلىشىغا سەۋەب بولىدىغان ئامىللارنىڭ بىرىدۇر.

13. ئايالى تۇغۇشنى ئارزۇ قىلسا ئۇنى تۇغماسلىققا مەجبۇرلىماسلىقى.

14. ئايالنىڭ كۆڭلىنى چۈشىنىشى. ئەگەر ئايالى ئۇنى ھاجىتىگە رىغبەتلەندۈرسە رەت قىلماسلىقى. دىن ياكى دۇنيا ئىشلىرى بىلەن مەشغۇلمەن دەپ ئايالنى ھەر كېچە ياتاق ئۈستىدە يالغۇز تاشلاپ قويماي ئۇنىڭ بىلەن بىر يەردە بولىشىمۇ ئايال بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىشنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. ئەرنىڭ ئايالى ئۇلپەت ۋە ئىپپەت بولىدىغان ئىشلارنى قىلىش ۋە ئۇنىڭ جىنسىي تەلەپلىرىنى قاندۇرۇش مەجبۇرىيىتى بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئىشنى ئايالنىڭ ئەرنىڭ ئۈستىدىكى بىر ھەققى، دەپ قارىدى.

15. ئايالنى ھېقىر كۆرمەسلىكى، ھاقارەتلىمەسلىكى، ئۇنى ياكى تۇغقانلىرىنى مەسخىرە قىلماسلىقى.

16. ئايالغا ئۆي ئىشلىرىدا ياردەملىشىشى. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆي ئىشلىرىدا ئايالغا ياردەملىشىپ بېرىدىغان ئادەملەر ئۈچۈن ناھايىتى ياخشى ئۈلگىدۇر.

17.ئەرنىڭ ئايالغا ئاتا ئانىسىنى ۋە ئۇرۇق تۇغقانلىرىنى زىيارەت قىلىشقا رۇخسەت بېرىشىمۇ ئايال بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىشنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئايالنىڭ مەزكۇر

كىشىلەرنى زىيارەت قىلىشى ئىسلام دىنى كۈچلەندۈرىشكە بۇيرۇغان ۋە ئۆزئۆيتىشتىن توسقان ئۇرۇق تۇغقانچىلىق مۇناسىۋەتنى كۈچلەندۇرگەنلىك ھېسابلىنىدۇ.

18. ئايالدىن يامان گۇمان قىلىدىغان ۋە ئۇنىڭ يۈرىش تۇرۇشلىرىدىن شەكلىنىدىغان دەرىجىدە ئۇنى قاتتىق كۈنلەپ كەتمەسلىكمۇ ئايال بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىشنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى سەۋەبسىز قاتتىق كۈنلەپ كېتىش ئايالنىڭ ئېرىنى ياخشى كۆرۈش ۋە ئۇنىڭغا مۇھەببەت باغلىشىغا توسقۇنلۇق قىلىپ ئۇنىڭ ئورنىغا ئۇنى يامان كۆرۈشنى، ئۇنىڭدىن يىرگىنىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. يامان گۇمان قىلىش كىشىلەر ئارىسىدا چەكلەنگەن يەردە، ئەر خوتۇن ئارىسىدا ئەلۋەتتە چەكلىنىدۇ. لېكىن بۇنداق دېيىش، بىر ئەر، ئايالنى پەقەت كۈنلىمىسۇن، دېگەنلىك ئەمەس. ئەرنىڭ ئۆز ئايالنى كۈنلىشى ئىنسان تەبىئىتىدە ۋە شەرىئەتتە ياخشى كۆرۈلىدىغان ئىشتۇر. چۈنكى ئايال ئېرىنىڭ نۇمۇسى ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئەر ئۆزىنىڭ نۇمۇسىنى قوغدىشى ۋە يۈز ئابرۇيىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن تىرىشىشى لازىم. ئەگەر ئەر ئۇنداق قىلمىسا دۆيۈز ھېسابلىنىدۇ. بۇ، ئايالدا نۇمۇسسىز قىلىقلارنى كۆرسىمۇ ئۇنىڭغا بىر نېمە دېمەستىن ئۇنىڭ قىلمىشلىرىنى توغرا، دەپ تۇرىدىغان ئادەمدۇر. ئايالنى كۈنلىمەسلىك ئەسلىدە توڭگۇزلارنىڭ سۈپەتلىرىدۇر. بىز ئالالاھ تائالاغا سېغىنىپ توڭگۇزنىڭ سۈپەتلىرى بىلەن سۈپەتلىنىپ قېلىشىمىزدىن پانا تىلەيمىز. چۈنكى توڭگۇز تەبىئەت ۋە مەينەتلىك جەھەتتە ھايۋانلارنىڭ ئەڭ ناچىرىدۇر.

19. بىردىن ئارتۇق ئايالى بولسا، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا پۈتۈن ئىشلاردا ئادالەتلىك بولۇشى، ھەممىنىڭ ھەققىنى ئوخشاش ئادا قىلىشى.

20. ئايالى ئاجرىشىشنى تەلەپ قىلسا، ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزمەستىن، ئازار بەرمەستىن چىرايلىقچە ئاجرىشىشى.

يوقىرىدا ئېيتىلغان 20 تۈرلۈك ھەق، ئەر كىشىنىڭ ئۈستىدىكى ئايالغا ئۆتەشكە تېگىشلىك بولغان ھەقلەرنىڭ ھەممىسى ئەمەس، بەلكى بىر قىسىم مۇھىملىرىدىن ئىبارەت.

**957-سۇئال: ئايالارنىڭ بىلىم ئېلىشىنىڭ زۆرۈرلىكى**

ئىسلام دىنى ئۆگىنىشكە چاقىرغان ئىلىملەر، ئەر - ئايال ھەر ئىككى جىنسقا ئورتاقتۇر.

ئىسلام تارىخىدا، ئايالار ئىلىم - پەن ئۆگىنىش ھوقۇقىدىن ھېچ ۋاقىت چەكلەنگەن ئەمەس. لېكىن ئىسلام دىنىنىڭ دۈشمەنلىرى بۇ دىننى كەمسىتىپ، كىشىلەرنىڭ رايىنى ئۇنىڭدىن قايتۇرۇش ئۈچۈن ئونىڭغا تۈرلۈك تۆھمەتلەرنى توقۇپ كەلدى. ئىسلام دىنىنى ياخشى چۈشەنمىگەن بەزى كىشىلەرمۇ بۇنداق يالغان دەۋالارغا ئىشىنىپ قالماقتا. بۇنىڭ سەۋەبى بىزنىڭ ئۆز دىنىمىزنىڭ ھەقىقىتىنى ۋە ماھىيىتىنى بىلمىگەنلىكىمىزدىن باشقا نەرسە ئەمەس.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋە ساھابىلارنىڭ ئاياللىرى ئىچىدىن قۇرئاننى، كۆپلىگەن ھەدىسلەرنى يادلىغان، شېئىر، نەسىر ۋە تارىخلارنى يازىدىغان ئاياللار كۆپ بولۇپ، ھەتتا مەشھۇر ساھابىلار ۋە بۈيۈك ئالىملار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بىۋاستە سوراپ ئۆگىنەلمىگەن ئائىلە بىلىملىرىنى، ئايالارغا قىلىنىدىغان مۇئامىلىلەرنىڭ قائىدىلىرىنى، ئايالارغا مەخسۇس بولغان ئايلىق ئادەت، قۇرساق كۆتىرىش، تۇغۇت ۋە بالا ئېمىتىش قاتارلىق مەسىلىلەرنىڭ ھۆكۈملىرىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىدىن سوراپ ئۆگەنگەن. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن 1210 ھەدىس رىۋايەت قىلغان. ئۇ، ئۆزى ئايەت ۋە ھەدىسلاردىن ھۆكۈملەرنى

چىقىرالايتتى، ئۆزىدىن ياشتا چوڭ بولغان كۆپلىگەن كىشىلەرنىڭ سوئاللىرىغا قانائەتلىك جاۋابلارنى بېرىپ، ئۇلارنى دىنىي مەسىلىلەردىن خەۋەردار قىلاتتى. ھەپسە رەزىيەللاھۇ ئەنھا يېزىش ـ ئوقۇشتا ماھىر ئىدى. كۆپلىگەن ئالىملار ۋە مەزھەب پېشۋالىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن، ئاياللارغا مۇناسىۋەتلىك بولغان مەسىلىلەرنى ۋە نۇرغۇنلىغان ھەدىسلارنى شۇ ئاياللاردىن ئاڭلاپ ئۆگەنگەن. تارىختا ئېيتىلىشىچە 700 دىن ئارتۇق ئايال پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەدىسلارنى رىۋايەت قىلغان. ئۇلاردىن ئالىملار ئۆگەنگەن. مەسىلەن: مەشھۇر ئالىم ئىبنى ئەساكىر ئىراق ۋە سۇرىيە ئەتراپىدا 500دىن ئارتۇق ئايال كىشىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنى ئۆگىنىپ رىۋايەت قىلغان. مىسىر، شام، ئىراق، يەمەن، ماراكەش، ھەبەش، ئىسپانىيە قاتارلىق ئىسلام شەھەرلىرىدە، تارىخ، ئەدەبىيات، شېئىر، تەپسىر، ھەدىس قاتارلىق ئىلىملەردە تونۇلغان مەشھۇر ئاياللار كۆپ ئۆتكەن ئىكەن.

ئانىلارنىڭ بىلىملىك بولۇشى ئاتىلارنىڭ بىلىملىك بولۇشىدىنمۇ مۇھىمدۇر. چۈنكى ئائىلە باللارنىڭ ئىبتىدائى مەكتىپى بولۇپ، بۇ مەكتەپتە ئاتىنىڭ رولىدىنمۇ ئانىنىڭ رولى ئەلۋەتتە چوڭ. باللار كۆپرەك ئانىسى بىلەن بولىدۇ. كۆپ نەرسىلەرنى ئانىسىدىن ئۆگىنىدۇ. باللار كېيىن، رەسمى مەكتەپكە بېرىپ، ئائىلىدە قۇبۇل قىلغىنىغا زىت كېلىدىغان، ھەرخىل پىكىرلەرنى قىسمەن قۇبۇل قىلغان تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ ئائىلىسىدە دەسلەپ قۇبۇل قىلغان ئەقىدىسى، پىكرى كۈچلۈك بولىدۇ. ئۇنىڭغا زىت پىكىرلەر ئۇنى ئازدۇرۇپ كېتەلمەيدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ دەسلەپكى قەلبى ئاق قەرغەزگە ئوخشاش ساپ بولىدۇ. مانا بۇلار تەربىيە مۇتەخەسسىسلىرىنىڭ يەكۈنىدۇر.

## 958-سۇئال: ئايالنىڭ ئېرىگە قىلىدىغان ياخشىلىقلىرى

1. ئېرىنى كۈچى يەتمەيدىغان ئىشلارغا زورلىماسلىقى، ئېھتىياجىدىن ئارتۇق نەرسىنى سورىماسلىقى. مانا بۇلار، ئايال كىشىنىڭ ئېرىگە ئىقتىساتتا ھەمكارلاشقانلىقىدۇر. قانائەت ئائىلىنى گۈللەندۈرىدۇ، مۇھەببەتنى كۈچلەندۈرىدۇ. قانائەتسىزلىك ئەر- ئاياللىق مۇناسىۋەتنى سوغۇقلاشتۇرىدۇ.

2. ئېرىگە ۋە ئېرىنىڭ ئۇستىدىن باشقىلارغا شىكايەتچى بولماسلىقى، بالاغا ـ قازاغا رازى بولۇپ، سەۋىرچان بولۇشى، ئاللاھقا ئاسىيلىق بولمايدىغان ئىشلاردا جورىسىنىڭ رايىغا ماسلىشىشى. ئايال كىشىنىڭ ئېرىگە ھۆرمەت قىلىشى كاتتا ئىبادەتتۇر.

3. ئېرىنىڭ روخسىتىسىز سەپەرگە چىقماسلىقى. ئاياللار سىرتقا چىققانلىرىدا ئىسلامىي قىياپەت بىلەن ئېسىل، كۆركەملىك بولۇپ چىقىشى لازىم. مانا بۇ ــ دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىسى ۋە مىللىي ئەنئەنىمىزدۇر.

## 959-سۇئال: ئاياللارنىڭ ئاساسلىق ۋەزىپىسى

ئايال كىشىنىڭ ھاياتلىقتىكى ۋەزىپىسىگە نەزەرسالىدىغان بولساق، ئۇنىڭ نەقەدەر ئەھمىيەتلىك ۋە شەرەپلىك بىر ۋەزىپە ئىكەنلىكىنى، ئاياللارنىڭ بۇ ۋەزىپىگە ئەڭ ئويغۇن يارىتىلغانلىقىنى كۆرىمىز. ئىنسان نەسلىنىڭ يەر شارىدا مەۋجۇت بولۇپ تۇرۇشى ئانىلارغا مۇھتاجدۇر. پىسخولوگىيە، تەربىيە ئالىملىرى ۋە بىيولوگىيە مۇتەخەسسىسلىرى ئايال كىشىنىڭ يارىتىلىشىدىن ئانىلىققا ھازىرلانغانلىقىنى يەكۈنلەيدۇ. ئايال كىشى ئۆتەيدىغان ئانىلىق ۋەزىپىسىنى ئەرلەردىن بىرەرسىمۇ ئۆتىيەلمەيدۇ. ھەتتا پۈتۈن ئەرلەر جىنسى بىرلىشىپمۇ بۇ ۋەزىپىنى ئۇرۇنلىيالمايدۇ. ئانىنىڭ باللارنى تەربىيىلەپ يېتىشتۈرۈش ئىشلىرى بىلەن بولۇشى ئانا ـ باللا ھەر ئىككىلىسى

ئۈچۈن چوڭ ئەھمىيەتلىكتۇر. ئانا ھەردائىم ئۆز بالىسىنىڭ يېنىدا بولۇشىنى، ئۇنى ئۆزقولى بىلەن بېقىپ، باغرىغا بېسىشى ئارقىلىق ئانىلىقنىڭ ھۇزۇرىدىن بەھرىمەن بولۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ. بالىمۇ ئانىنىڭ مېھرى ـ شەپقىتىگە موھتاجدۇر. ئۇنىڭ ئۆز ئانىسىنىڭ تەربىيىسى ۋە پەرۋىشى ئاستىدا بولۇشقا، ئانىسىنىڭ تەبىئىي تاتلىق سۈتىدىن ھۇزۇرلىنىشقا بولغان ئېھتىياجى چوڭدۇر. ئانا سۈتىدىن باشقا ھەرتۈرلۈك سۈتلەرنىڭ ھېچ بىرى ئاناسوتىگە تەڭ بولالمايدۇ. ئەمما بالىنىڭ ئۆز ئانىسىنىڭ تەربىيىسىگە ۋە پەرۋىشىگە بولغان ئېھتىياجى ئۇنىڭ ئاق سۈتىگە بولغان ھاجىتىدىن چوڭدۇر، ئەلۋەتتە.

ئانىلارنىڭ يۈرەك پارىسى، ئۇلارنىڭ بۈگۈنى ۋە ئەتىسى، ئۆز ۋۇجۇدىنىڭ بىر پارچىسى بولغان، ئەڭ قىممەتلىك باللىرىنى ئۆزلىرى ھەر ۋاقىت باغرىغا باسماي، باشقا بىرسىنىڭ تەربىيە قىلىشىغا تاشلاپ قويۇشى ئەپسۇسلىنارلىق ئىش. ئەلۋەتتە ئاياللار ئۈچۈن ئىشتىن ۋە پۈتۈن دۇنيا بايلىقلىرىدىن ئۇلارنىڭ باللىرى قەدىرلىك ۋە ئەزىزەلدۇر. توغرا، ئائىلىنىڭ بەزى قىيىنچىلىقلىرى سەۋەبىدىن بەزى ئاياللار سىرتتا ئىشلەشكە مەجبۇر بولىدۇ. لېكىن، ئاتا بولغان ئادەمنىڭ قانداقلا شارائىتتا بولمىسۇن، ئائىلىسىنىڭ يۈكىنى ئۆزى يالغۇز كۆتۈرۈش بۇرچى باردۇر. شۇڭا ئەرلەر جىسمانىي جەھەتتە ئاياللاردىن كۈچلۈك يارىتىلغان. ئائىلە ئېھتىياجلىرىنى ئاتىلار جايىدا تولۇقلىسا، ئانىلارمۇ ئۆز ئۆيىدە ئارامىدا ئولتۇرۇپ باللىرىنى تەربىيىلەش، يېتىشتۈرۈش ئىشلىرى بىلەن مەشغۇل بولىدۇ.

### 960ـ سۇئال: ئەرنىڭ ھەقلىرى

ئىسلام دىنىدا ئەرنىڭمۇ ئايالىنىڭ ئۈستىدە ھەقلىرى بار. بۇ ھەقلەر بولسا ئاياللارنىڭ ئەرلەرنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرى ئۈچۈن ئىسلام دىنى قىلىشنى ئاياللارنىڭ ئۈستىگە يۈكلىگەن مەجبۇرىيەتلەردۇر. بۇ ھەقلەر ئاللاھ تائالا ئايالىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىگەن مەجبۇرىيەتلەرنىڭ ئىچىدە ئاللاھ تائالانىڭ ھەقلىرىدىن قالسا ئەڭ كاتتا ھەقتۇر. ئەرنىڭ ئايالىنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرىنىڭ ئەڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىلەردۇر.

1. ئېرىنىڭ ھەققىنى ۋە ئۇنىڭ مەنپەئەتىنى ئۆزىنىڭ ۋە جىمى تۇغقانلىرىنىڭ ھەققىدىن ۋە مەنپەئەتىدىن ئەلا بىلىشى ۋە ئۇلارنى قوغدىشى.

2. ئايلىق ئادەت، تۇغۇتلۇق ۋاقىتلىرىدىن باشقا ھەرقانداق ۋاقىتتا ئېرىنىڭ رىغبىتىگە ماسلىشىشى. چۈنكى ئېرىنىڭ تەلىپىنى ئۆزۈرسىز تۇرۇپ رەت قىلغان ئايال كىشى گۇناھكار بولىدۇ. ئۇنىڭغا پەرىشتىلەرمۇ لەنەت ئوقۇيدۇ. ئەر ـ ئايال بىر ـ بىرىنىڭ رىغبىتىگە ماسلىشىشى ئىنتايىن مۇھىم مەسىلىدۇر. كۆپلىگەن ئائىلىلەرنىڭ بەختسىزلىككە ئۇچرىشى ئومۇمەن، مۇشۇ سەۋەبتىن بولىدۇ.

3. ئېرىنىڭ ھاجىتىنى قايرىپ قويۇپ نەپلى ئىبادەتلەر بىلەن مەشغۇل بولىۋالماسلىقى. ئايالنىڭ ئېرىنىڭ رۇخسىتىسىز نەپلە روزا تۇتماسلىقى ئەرگە بويسۇنغانلىق ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئايال روزا تۇتۇۋالسا ئېرى ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزەلمەيدۇ. يەنە كېلىپ ئايالنىڭ تولا روزا تۇتۇۋېلىشى تىنىنىڭ ئاجىزلاپ ۋە ئۇنىڭ ئۇرۇقلاپ كېتىشىگە سەۋەبچى بولىدۇ. ئەگەر ئايال ھەيزدار ياكى نىفاسدار ياكى كېسەلچان بولغانلىق ياكى بىر يەرگە سەپەر قىلغانلىق ياكى ئۇنىڭدىن باشقا سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن قازا قىلىۋاتقان رامىزان روزىسىنىڭ قازاسىنى تۇتماقچى بولسا، قازا روزىنى تۇتۇش ئۈچۈن ئېرى قېشىدا بولمايدىغان ياكى ئېرى روزا تۇتۇۋاتقان كۈنلەرنى

تاللىشى لازىم.

4. ئېرىنىڭ رۇخسەتسىز باشقىلارغا ئۆيدىن بىر نەرسە بەرمەسلىكى. ئەمما يېمەك ـ ئىچمەكتىن باشقىلارغا سەدىقە بەرسە بولىدۇ.

5. ئېرىنىڭ رۇخسەتسىز سەپەرگە چىقماسلىقى، ئېرى رازى بولمىغان ئاياللار بىلەن ئارىلاشماسلىقى.

6. ئاللاھ بەرگەن رىزىققا قانائەتلىك بولۇشى، قاتتىقچىلىق كۈنلىرىدە ئېرىدىن شىكايەت قىلماسلىقى، ياخشى كۈنلەردە ئاللاھنى ئۇنۇتماسلىقى، ئېرىنىڭ مېھنىتىنى ھەر ۋاقىت قەدىرلىشى. ئەڭ ياخشى خوتۇن ئېرىغا ھەمىشە: "ھارام كەسىپتىن ساقلانغىن، ھالالدىن كەسىپ قىلغىن، بىز قاتتىقچىلىققا بەرداشلىق بىرەلەيمىز، ئەمما دوزاخ ئوتىغا بەرداشلىق بىرەلمەيمىز" دەيدىغان خوتۇندۇر.

7. ئېرىدىن باشقىلار ئۈچۈن زىننەتلەنمەسلىكى، باشقىلارغا يۈز، قوللىرى ۋە پۇتلىرىدىن باشقا ئەزالىرىنى نامايان قىلماسلىقى، قىسقا، نېپىز كىيىملەرنى كېيىشتىن ساقلىنىشى.

8. ئېرىنىڭ دوستلىرى بىلەن ئېرى بولمىغان جايلاردا پاراڭلاشماسلىقى، ئېرى يوق ۋاقىتتا كەلگەن يالغۇز، ئەرمېھماننى يالغۇز قارشى ئالماسلىقى. ئۆزى يالغوز بولسا، ئۇنى ئۆيگە تەكلىپ قىلماسلىقى كېرەك.

9. ئېرىگە ھۆسىن ـ جامالى، بايلىقى ۋە مەنسىپى بىلەن پەخىرلەنمەسلىكى يەنى ئايال كىشى ئېرىدىن بىرقەدەر ئارتوق جامالغا، بايلىققا، مەنسەپكە ياكى ئېسىل نەسەبكە ئىگە بولغان بولسىمۇ، ئۇنىڭغا ئىشىنىپ چوڭچىلىق قىلماسلىقى.

10. پەرزەنتلىرىگە مېھرىبان بولۇشى، ئۇلارنى ئۇرۇپ تىللىماستىن ياخشى تەربىيىلىشى، ئېرىگە تىل ئۇزارتماسلىقى.

11. ئايالنىڭ ئېرىنىڭ رۇخسەتسىز ئۆيدىن چىقماسلىقىمۇ ئەرگە بويسۇنغانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئەرنى ئايالدىن يىرگەندۈرىدىغان ئىشنىڭ بىرى بولسا، ئەر ئىشتىن قايتىپ ئۆيگە كەلگەندە ئايالنىڭ ئۆيدە تۇرۇپ ئېرىنى ساقلاپ ئولتۇرغانلىقىنى كۆرمەسلىكى، ئەكسىچە ئىشنىڭ ھاردۇقى بىلەن قورساق ئاچلىقى ئەزگەن ھالدا ئۆيدە ئولتۇرۇپ ئايالنىڭ قايتىپ كېلىشىنى كۈتۈپ ئولتۇرىشىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايال ئەرنىڭ ھەققىگە رىئايە قىلىپ ئۆيدە ئولتۇرۇشى لازىم. ئەرنىڭ ئايالنىڭ ئۈستىدىكى ھەققى باشقىلارنىڭ ھەققىگە قارىغاندا بەك رىئايە قىلىنىش لازىم بولغان ھەقتۇر.

12. ئايالنىڭ ئۆيگە مەيلى ئەر بولسۇن مەيلى ئايال بولسۇن ئەر يامان كۆرۈدىغان بىرەر كىشىنى باشلىماسلىقىمۇ ئەرگە بويسۇنغانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئەرنى ئايالدىن شەكلەندۈرىدىغان ئىشنىڭ بىرى ئەر يوق ۋاقىتدا ئايالنىڭ ئۆيگە ئەر يامان كۆرۈدىغان بىرسىنى باشلاپ كىرىشىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايال ئەگەر ئېرى بىلەن ئارىسىدىكى مېھرى مۇھەببەتنى ساقلاپ قالاي دېسە، بۇنداق ئىشنى قىلىشتىن يىراق تۇرۇشى ۋە ئۇنداق ئىشنى قىلىپ قېلىشتىن قاتتىق ئېھتىيات قىلىشى لازىم.

13. ئايالنىڭ، تاماق تەييارلىغانغا، كىيىم كىچەكلەرنى يۇغانغا ۋە ئۆي ئىچىنى رەتلىگەنگە ئوخشاش ئۆينىڭ خىلمۇ خىل ئىشلىرىنى قىلىشىمۇ ۋە ئۆي ئىچىدە ئەرنى راھەتلىتىشكە ئۇرۇنىشىمۇ ئەرگە بويسۇنغانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئەر ئۆينىڭ تىشىدىكى ئىشلارنى قىلىشقا ۋە پۇل

تېپىشقا بۇيرۇلغاندۇر. ئەمما ئايال ئۆي ئىچىدىكى ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇلغاندۇر. ئىش مانا بۇ شەكىلدە يۈرۈشسە ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدىكى ئۆز ـ ئارا ھەمكارلىشىش ۋۇجۇدقا چىقىدۇ ۋە ئۇ ئىككىسىنىڭ تۇرمۇشى رەتكە سېلىنىدۇ. ئەگەر ئىش ئۇ شەكىلدە يۈرىشمىسە ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسى بۇزۇلىدۇ.

14. ئېرىنىڭ ئالدىدا ئەڭ چىرايلىق شەكىلدە كۆرۈنىش. مانا بۇ ئەرنىڭ ئاياىلنىڭ ئۇستىدىكى ھەقلىرىنىڭ بىرىدۇر. ئاياىل ئېرىنىڭ ئالدىدا ئەڭ چىرايلىق سۈپەت ۋە شەكىل بىلەن كۆرۈنىشى لازىم. ئاياىل ئېرىنىڭ ئالدىدا ئېرىنىڭ ئۆزىگە بولغان مۇھەببىتىنى ئارتتۇرىدىغان، ئۇنىڭ ئىشتىياقىنى ۋە ھەۋىسىنى ئۆزىگە تارتىدىغان شەكىلدە كىيىنىشى ۋە ياسىنىشى لازىم. ئەر ئاياىلدىن ئۆزىنى خۇرسەن قىلىدىغان ۋە ئۆزىنى ئاياىلغا ئىشتىياق باغلاتتۇرىدىغان شەكىل ۋە ئىشتىن باشقىسىنى كۆرمەسلىكى لازىم. مانا بۇ ياخشى ئاياىلنىڭ سۈپەتلىرىدىندۇر

## ئۈچىنچى باپ. نىكاھنىڭ يولغا قويۇلۇشى ۋە ئۇنىڭ ھىكمىتى

### 961ـ سۇئال: نىكاھنىڭ لەۋزى

ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنىڭ ئەر بولسا، مەن سىزنى خوتۇنلۇققا ئالدىم، ئاياىل بولسا، مەن ئۆزەمنى سىزگە خوتۇنلۇققا تاپشۇردۇم، دېگەنگە ئوخشاش سۆز ئېيتىشى بىلەن يەنە بىر تەرەپنىڭ قوبۇل قىلىشى بىلەن نىكاھ باغلىنىدۇ ۋە ۋۇجۇدقا چىقىدۇ. ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىدا نىكاھنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشى ئۈچۈن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئىشلەتكەن سۆزى ئۆتكەن زاماننى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەر بولىشى لازىم. مەسىلەن، ئاياىل تەرەپنىڭ، ئۆزۈمنى ياكى قىزىمنى ياكى مېنى ئۆزىگە ۋەكىل قىلغان ئاياىلنى سىزگە خوتۇنلۇققا تاپشۇردۇم، دېگەنگە، ئەر تەرەپنىڭ، مەن سىزنى ياكى قىزىڭىزنى ياكى سىزنى ئۆزىگە ۋەكىل قىلغان ئاياىلنى ئۆزۈم ياكى ئوغلۇم ياكى مېنى ئۆزىگە ۋەكىل قىلغان ئادەم ئۈچۈن خوتۇنلۇققا قوبۇل قىلدىم، دېگەنگە ئوخشاش. ياكى ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئىشلەتكەن سۆزى ھازىرقى زاماننى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەر بولىشى لازىم. ئەگەر ئىككى تەرەپنىڭ بىرى نىكاھنى قوبۇل قىلغانلىقنى ئوچۇق سۆز بىلەن ئەمەس، ئاياىل بولسا تويلۇقنى قولغا تاپشۇرۇپ ئالغانغا ئوخشاش، ئەر بولسا تويلۇقنى تاپشۇرۇپ بەرگەنگە ئوخشاش ھەرىكەت بىلەن ئىپادىلىگەن بولسا، بۇ ھالەتتە نىكاھ توغرا بولمىغان بولىدۇ. بۇ ھەقتە سودا سېتىق نىكاھقا ئوخشىمايدۇ. سودا سېتىقتا بىر نەرسىنى ئالغانلىقنى ھەرىكەت بىلەن ئىپادىلىسىمۇ سودا سېتىق توغرا بولغان بولىدۇ. ئەمما نىكاھ نازۇك بىر ئىش بولغانلىقى ئۈچۈن نىكاھ ئۇنى قوبۇل قىلغانلىقنى ھەرىكەت ئارقىلىق ئىپادىلەش بىلەن توغرا بولمايدۇ. نىكاھ يەنە گۇۋاھچىلارنىڭ بولىشىغا باغلىقتۇر. گۇۋاھچى يوق قىلىنغان نىكاھ، توغرا بولمايدۇ. شۇنىڭدەك نىكاھ يەنە، نىكاھ سورۇنىدا بار تەرەپلەرنىڭ بىرىنىڭ ئۆزىنىڭ تەككەنلىكىنى ياكى ئالغانلىقىنى ئېغىز ئارقىلىق ئەمەس، خەت يېزىش ئارقىلىق ئىپادىلەش بىلەنمۇ توغرا بولمايدۇ. ئەمما ئەگەر ئۇنىڭ تەككەنلىكىنى ياكى ئالغانلىقىنى ئېغىز ئارقىلىق ئەمەس خەت يېزىش ئارقىلىق ئىپادىلىگەن تەرەپ نىكاھ سورۇنىدا يوق ئادەم بولغان ۋە ئۇنىڭ خەتتە يازغان ئىپادىسىنى گۇۋاھچىلارغا بىلدۈرۈپ قويغان بولسا، بۇ ھالەتتە نىكاھ توغرا بولىدۇ.

### 962ـ سۇئال: نىكاھ باشقا سۆزلەرنى قىلىش بىلەنمۇ چىشەمدۇ؟

ھەر قانداق تىلدا بىر ئىشنى ئىپادىلەش ئۈچۈن بىر سۆز باردۇر. مەسىلەن، بىر ئادەمنىڭ بىر نەرسە يېگەنلىكىنى ۋە ئىچكەنلىكىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن يەمەك ۋە ئىچمەك دېگەنگە ئوخشاش

خاس سۆزلەر بار. شۇنىڭدەك بىر ئەرنىڭ بىر ئايالنى ئۆز نىكاھىغا ئالغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، مەن بۇنى ياكى پالاننى، نىكاھىمغا ئالدىم ياكى خوتۇنلۇققا ئالدىم، ياكى ئالدىم، دېگەنگە ئوخشاش ۋە ئايالنىڭ بۇنىڭغا ئۆزىنىڭ رازى بولغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن، بۇنى قوبۇل قىلدىم ياكى تەگدىم دېگەنگە ئوخشاش سۆزلەر باردۇر. بارلىق ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە، مەزكۇر سۆزلەرنىڭ ئورنىغا ئىشلىتىلگەن سۆزلەر شۇ خەلقنىڭ ئۆرپ ئادىتىدە شۇ ئىشلارنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلمىسە، ئۇ سۆزلەرنى ئىشلىتىش بىلەن ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا نىكاھ چۈشمەيدۇ. ئەگەر مەزكۇر سۆزلەرنىڭ ئورنىغا ئىشلىتىلگەن سۆزلەر شۇ خەلقنىڭ ئۆرپ ئادىتىدە شۇ ئىشلارنى ئىپادىلەش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان بولسا بەزى ئالىملار، بۇ سۆزلەرنى ئىشلىتىش بىلەنمۇ نىكاھ چۈشىدۇ، دەيدۇ.

شۇنىڭدەك يەنە قىزنىڭ ئىگىسى قىز بىلەن مەن پالاننى سىزگە خوتۇنلۇققا بەردىم ياكى پالاننى سىزگە نىكاھلاپ بەردىم، دېسە بۇمۇ قىز تەرەپتىن ئېيتىلغان سۆز بولىدۇ. بۇچاغدا ئەر، مەن قوبۇل قىلدىم ياكى رازى بولدۇم، دېسە ياكى ئۆزىنىڭ رازى بولغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان ھەر قانداق بىر سۆزنى قىلسا، بۇ ئەرنىڭ قوبۇل قىلغانلىقى ھېسابلىنىدۇ. ياكى بۇ ھالەتتە ئەرنىڭ ۋەكىلى نىكاھنى ئەرنىڭ نامىدىن قوبۇل قىلىدۇ. مەسىلەن مۇنداق دەيدۇ: مەن ئۇ ئايالنى توي قىلماقچى بولغان ئەرگە، نىكاھنى مېنى ئۆزىگە ۋەكىل قىلغان كىشىنىڭ نامىدىن قوبۇل قىلدىم.

ھەر قانداق يەردە ۋە ھەر قانداق ۋاقىتتا ئەر ئايالنى نىكاھلاشقا بولىدۇ. نىكاھ قىلىش ئۈچۈن مۇئەييەن بىر ۋاقىت ياكى مۇئەييەن بىر يەر شەرت ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە نىكاھ ئۆتكۈزۈلگەن يەرگە مۇسۇلمانلارنىڭ ئالىملىرىدىن بىرەرسى ۋە ياكى قازىلىرىدىن بىرەرسى كەلمىسىمۇ نىكاھ توغرا بولىدۇ.

## 963- سۇئال: تىزىملىتىپ توي خەتى ئېلىشنىڭ پايدىلىرى

نىكاھ قىلىپ توي قىلغانلار، قىلغان نىكاھىنىڭ ئىسپاتى بولۇش ئۈچۈن مۇسۇلمان ھۆكۈمەت ئىدارىسىگە بېرىپ تىزىمغا ئالدۇرۇپ قويۇپ توي خېتى ئېلىش لازىم. چۈنكى تىزىمغا ئالدۇرۇپ قويغاننىڭ ۋە توي خېتى ئالغاننىڭ نۇرغۇنلىغان پايدىلىرى بار. مەسىلەن، ئۇنداق قىلىش نىكاھ قىلغانلىقنىڭ بىر ئىسپاتىدۇر. ھەر ئىككى تەرەپكە ئۇلارنىڭ ھەققىنى ساقلايدۇ. يالغاندىن ياكى بوھتان چاپلاپ ئەرنىڭ نىكاھىدا باشقا بىر ئايالنىڭ بارلىقىنى ياكى ئايالنىڭ باشقا بىر ئەرنىڭ نىكاھىدىكى ئايال ئىكەنلىكىنى دەۋا قىلىپ ھىلە مىكىر ئىشلەتمەكچى بولغانلار ئۈچۈن ئۇ ھىلە مىكىرلىرىنى ئىشلىتىشكە تۇسالغۇ بولىدۇ. ھۆكۈمەت ئىدارىسىگە بېرىپ تىزىمغا ئالدۇرۇپ قويۇش باللارنىڭ نەسەبلىرىنىڭ بىر ـ بىرىگە ئارىلىشىپ كېتىش ياكى ئۇنىڭ يوقاپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ. چۈنكى توي قىلغان ۋاقىتدا ئىسىملىرىنى تىزىملىتىپ قويغان كاتاكچىنىڭ ئۆزىگە ئۇلارنىڭ تۇغۇلغان باللىرىنىڭ ئىسىملىرىمۇ تىزىملىنىدۇ. تىزىملىتىپ قويۇلغان ۋاقىتدا ئۇلارنىڭ قاچان توي قىلغانلىقى بىلىنىدۇ. بىر ئادەمنىڭ قاچان توي قىلغانلىقىنى بىلىشكە مىراسقا، نەسەبكە ۋە ئىددەتكە ئوخشاش نۇرغۇنلىغان ھۆكۈملەر باغلىنىشلىقتۇر.

## 964- سۇئال: نىكاھ ، چاقچاق قىلىشقا بولمايدىغان نازۇك مەسىلە

ئەگەر بىر ئەر بىلەن بىر ئايالدا نىكاھنىڭ شەرتلىرى تولۇق تېپىلىپ چاقچاق يۈزىسىدىن بولسىمۇ، مەن سىزنى خوتۇنلۇققا ئالدىم، مەن بۇنى قوبۇل قىلدىم، دېگەنگە ئوخشاش سۆز ئېيتىش ۋە قوبۇل قىلىش ئىشلىرى يۈز بەرسە، ئۇلار نىكاھلىنىپ قالىدۇ. مەسىلەن، بىر ئادەم، چاقچاق

قىلىپ بىر كىشىگە، مەن قىزىم پالانىنى ساڭا خوتۇنلۇققا بەردىم دېگەن، قارشى تەرەپمۇ چاقچاق قىلىپ، مەن ئۇنى خوتۇنلۇققا قوبۇل قىلدىم دېگەن بولسا، شەرىئەتنىڭ قارىشى بويىچە ئۇ ئىككىسى نىكاھلانغان بولىدۇ ۋە ئۇ قىز ئۇ كىشىنىڭ ئايالىغا ئايلىنىدۇ. مەسىلەن، بىر ئادەم چاقچاق قىلىپ بىر ئايالىغا، ئۆزىڭىزنى ماڭا خوتۇنلۇققا تاپشۇرامسىز دېگەن، ئايالمۇ چاقچاق قىلىپ، بولىدۇ دېگەن ۋە ئايال بالاغەتكە يەتكەن ئايال بولغان بولسا، ئۇ ئىككىسى نىكاھلانغان ھېسابلىنىدۇ. بۇ نىكاھ بالاغەتكە يەتكەن ئايال ئۆزىنى ئۆزى ئەرگە بەرسە بولىدۇ، دەپ قارايدىغان فىقھىشۇناسلارنىڭ كۆز قارىشىدا توغرا بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى تۆۋەندىكى ھەدىستۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇنداق ئۈچ تۈرلۈك ئىشنىڭ راستىمۇ راست، چاقچىقى (يالغىنى)مۇ راست ھېسابلىنىدۇ: بىرى نىكاھ، يەنە بىرى تالاق، يەنە بىرى (تالاقتىن كېيىن) يېنىشىۋېلىش. (تىرمىزى1184)

## 965ـ سوئال: ئۆيلىنىشنىڭ يولغا قويۇلۇشىغا بولغان ئېھتىياج

ئاللاھ تائالا ئىنساننى يەر يۈزىدىكى بارلىق مەخلۇقاتلاردىن ھۆرمەتلىك قىلدى، ئۇنى يەر يۈزىدە ئورۇنباسار بولۇشقا تەييارلىدى ۋە ئۇنىڭ پەزىلىتىنى ئۇنىڭ ۋۇجۇدىدا ئورۇنلاشتۇرغان خىلمۇ خىل مەرىپەت ۋە بىلىملەر بىلەن نامەيەندە قىلدى. بۇنداق بولغان ئىكەن، ئاللاھ تائالانىڭ يەر يۈزىدە ئورۇنباسار قىلىپ ياراتقان بۇ مەخلۇق ئۈچۈن ئۇنىڭ نەسلىنىپ كۆپىيىشتىن ۋە ئەر بىلەن ئايالنىڭ ئالاقىسىنى رەتكە سېلىشتىن ئىبارەت ئۇ مەخلۇقنىڭ ئۈزۈلۈپ قالماي يەر يۈزىدە بارلىققا كېلىشىنى داۋاملاشتۇرىدىغان بىر تۈزۈمنى يولغا قويۇشقا توغرا كېلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا ئىنسانغا ئۆيلىنىشنى يولغا قويدى. ئۆيلىنىش ئۈچۈن بىر تۈزۈم توختۇتۇپ بەردى ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان ھەممە ھۆكۈملەرنى بايان قىلىپ بەردى. ھەتتا بىز قۇرئان كەرىمنىڭ سۈرىلىرىنىڭ ئىچىدە پۈتۈن ئايەتلىرى ئۆيلىنىش ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار ماۋزۇلارنىڭ ھۆكۈملىرىنى تەپسىلىي بايان قىلىپ كەلگەن بىر نەچچە سۈرىلەرنى ئۇچرىتىمىز. مانا بۇ ئىسلام دىنىنىڭ ئۆيلىنىش مەسىلىسىگە ناھايىتى كۆڭۈل بۆلگەنلىكىنىڭ ۋە ئۆيلىنىشنىڭ ئىنسان ھاياتىدا ئەڭ مۇھىم بىر ئىش ئىكەنلىكىنىڭ ئىپادىسىدۇر.

ئۆيلىنىشنىڭ يولغا قويۇلغانلىقى ئاللاھ تائالانىڭ ئىنسانلارغا قىلغان كاتتا نېمەتلىرىنىڭ بىرىدۇر. ئاللاھ تائالا ئىنسانلارغا قىلغان بۇ نېمىتىنى، «ئاياللار بىلەن ئۇنسى ــ ئۈلپەت ئېلىشىڭلار ئۈچۈن (اللهنىڭ) ئۇلارنى سىلەرنىڭ ئۆز تېپىڭلاردىن ياراتقانلىقى، ئاراڭلاردا (يەنى ئەر ــ خوتۇن ئارىسىدا) مېھر ـ مۇھەببەت ئورناتقانلىقى اللهنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر، پىكىر يۈرگۈزىدىغان قەۋم ئۈچۈن، شەك ـ شۈبھىسىزكى، بۇنىڭدا نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار» [سۈرە رۇم-21] دېگەن ئايىتىگە ئوخشاش قۇرئان كەرىمنىڭ نۇرغۇنلىغان ئايەتلىرىدە بايان قىلىپ كەلدى.

## 966ـ سوئال: ئۆيلىنىشنىڭ پايدىلىرى

ئۆيلىنىش ئىنسانلار جەمىيىتىنىڭ بارلىققا كېلىشىنىڭ سەۋەبىدۇر. ئۆيلىنىش بولسا ئىنسانلارنىڭ ئارىسىنى يېقىن قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ئارىسىدا دوستلۇق، مېھرىبانلىق، ئۆز ئارا ياردەملىشىش ئالاقىسىنى تۇرغۇزىدۇ. ئۆيلىنىشتە، يىراق ئىنسان يېقىنىغا، يات ئىنسان، سۆيۈملۈك ئادىمىگە ئايلىنىدۇ. ئۆيلىنىش ئارقىلىق بالىلارنىڭ نەسەبلىرىنىڭ يوق بولۇپ ۋە ئارىلىشىپ كېتىشىدىن ساقلىنىپ قالغىلى بولىدۇ. ئۆيلىنىش بىلەن بىر ئادەم ئۆزىنىڭ

جەمىيەتتىكى ئورنىنى ۋە باشقىلار بىلەن بولغان ئالاقىسىنى تونۇپ يېتىدۇ. ئۆيلىنىش ئىنساننىڭ ئىجتىمائىي ۋە ئىقتىسادىي هاياتى ئۈچۈن ناهايىتى مۇهىم بىر ئىشتۇر. ئۆيلىنىش يەنە ئاللاھ تائالا ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىدا ياراتقان ئۇنىڭ تەبىيىتىدىكى ئەدەب ئەخلاقلارغا ئۆيغۇن كېلىدىغان ئەخلاقى كاملىلىقنى قايتۇرغان بىر جاۋابتۇر.

## 967ـ سۇئال: جاهىلىيەت دەۋرىدىكى نىكاھ شەكلى

ئۇرۋە ئىبنى زۇبەير رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئائىشە رەزىيەللاهۇ ئەنها ئۇرۋەگە جاهىلىيەت دەۋرىدىكى نىكاھ ئىشلىرى توغرىسىدا سۆزلەپ بېرىپ مۇنداق دېگەن: جاهىلىيەت دەۋرىدە نىكاھ شەكلى مۇنداق تۆت خىل ئىدى: بىرى، بۈگۈنكى ئۆيلىنىش شەكلىگە ئوخشاش بولۇپ، ئۆيلەنمەكچى بولغان كىشى قىزنىڭ ۋەلىيسىگە ئەلچى كىرگۈزەتتى ۋە مۇۋاپىق مىقداردا مەهرى هەققى بېرىپ، ئۇ قىزغا ئۆيلىنەتتى. يەنە بىرى، ئايالى هەيزدىن پاك بولغاندىن كېيىن، ئېرى ئايالغا: سەن پالانغا ئادەم ئەۋەتىپ، ئۇنىڭدىن سەن بىلەن جىما قىلىشنى تەلەپ قىل! دەيتتى. ئاندىن ئايالنىڭ شۇ كىشىدىن هامىلدار بولغانلىقى نامايەن بولمىغۇچە ئۆزى ئايالغا يېقىن كەلمەيتتى. ئايالنىڭ شۇ كىشىدىن هامىلدار بولغانلىقى ئېنىقلانغاندىن كېيىن، ئاندىن خالىسا ئايالى بىلەن بىللە بولاتتى. ئەر كىشى ئېسىل نەسەبلىك پەرزەنت ئىگىسى بولۇش ئۈچۈن شۇنداق قىلاتتى. بۇ: ”ئىستىبزائ (باشقىلارنىڭ جىما قىلىپ قويۇشىنى تەلەپ قىلىش) نىكاهى “ دەپ ئاتىلاتتى. يەنە بىرى، بىر قانچە (ئوندىن ئاز) كىشى توپلىشىپ، بىر ئايالنىڭ يېنىغا كىرەتتى ۋە هەممىسى ئۇ ئايال بىلەن بىرگە بولاتتى. ناۋادا ئۇ ئايال قورساق كۆتۈرۈپ قالسا، بالىنى تۇغۇپ بىر قانچە كۈن ئۆتكەندىن كېيىن، هېلىقى بىر نەچچە كىشىنى چاقىرتىپ كېلەتتى، بۇلارنىڭ هېچقايسىسى كەلمەيمەن دېيەلمەيتتى. هەممىسى ئايالنىڭ يېنىغا يىغىلغاندىن كېيىن، ئايال: قىلغان ئىشىڭلارنى ئۆزەڭلار ئوبدان بىلىسىلەر، مانا بۇ بالىنى تۇغدۇم. ئەي پالانى! بۇ بالا سېنىڭ بالاڭ، دەپ، شۇلارنىڭ ئىچىدىن ئۆزى خالىغان بىرىنىڭ ئىسمىنى ئاتايتتى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ بالا شۇ كىشىنىڭ بولۇپ كېتەتتى، ئۇ كىشىمۇ ياق دېيەلمەيتتى. تۆتىنچى خىلدىكى نىكاھ بولسا، بىر مۇنچىلىغان كىشى بىر ئايالنىڭ ئۆيىگە كىرىپ، هەممىسى شۇ ئايال بىلەن جىما قىلاتتى، ئۇ ئايالمۇ كەلگەنلا كىشىگە ياق دېمەيتتى. بۇلار پاھىشە ئايالالار بولۇپ، دەرۋازىلىرىغا بايراق چىقىرىپ قوياتتى، بايراق بۇلارنىڭ بەلگىسى ئىدى. بايراقتا قاراپ خالىغان ئادەم ئۇلارنىڭ ئۆيىگە كىرىپ، بىرگە بولاتتى. ناۋادا ئۇلارنىڭ بىرەرسى قورساق كۆتۈرۈپ، بالا تۇغۇپ قالسا، ئۆزى بىلەن بىرگە بولغانلارنى يىغىپ، سىنچى چاقىراتتى. سىنچى ئۇنى كىمنىڭ بالىسى دېسە، شۇنىڭغا بېرىلەتتى ۋە شۇنىڭ بالىسى دەپ چاقىرىلاتتى. ئۇ كىشىمۇ بۇنىڭدىن باش تارتالمايتتى. مۇهەممەد سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم هەق دىنىنى ئېلىپ كەلگەندىن كېيىن، جاهىلىيەت دەۋرىدىكى نىكاھ شەكىللىرىنىڭ هەممىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، پەقەت بۈگۈنكى كۈندىكى نىكاهلىنىش شەكلىنىلا قويۇپ قويدى. (بۇخارى: 5127)

## 968ـ سۇئال: قۇرئان كەرىمنىڭ توي قىلىش توغرىسىدىكى بايانلىرى

ئاللاھ تائالا ئىنسانلار ئارىسىدا توي قىلىش تۈزۈمىنى يولغا قويدى ۋە ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ، «ئاراڭلاردىكى بويتاق ئەر، ئاياللارنىڭ ۋە ياخشى قۇل ۋە ياخشى چۆرىلىرىڭلارنىڭ بېشىنى ئوڭلاپ قويۇڭلار؛ ئەگەر ئۇلار يوقسۇز بولىدىغان بولسا (ئۇلارنىڭ يوقسۇزلۇقى سىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ

بېشىنى ئۇگىلاپ قويۇشۇڭلارغا توسۇق بولمىسۇن)، اللە ئۇلارنى ئۆز كەرىمى بىلەن باي قىلىدۇ، اللەنىڭ (كەرىمى) كەڭدۇر، اللە بەندىلەرنىڭ مەنپەئىتىنى بىلگۈچىدۇر.» [سۈرە نۇر 32- ئايەت] دىگەن ئايىتىگە ئوخشاش نۇرغۇنلىغان ئايەتلىرىدە تەرغىپ قىلدى.

ئاللاھ تائالا تويلۇقتا ئوخشاش توي قىلىش ئۈچۈن كېرەكلىك نەرسىلەرنى ئېلىشقا قۇدرىتى يەتمەيدىغان كىشىلەرنى ھەتتا ئاللاھ تائالا ئۇلارغا توي قىلىشنىڭ يولىنى ئاسان قىلغانغا قەدەر سەۋرى قىلىشقا ۋە ئىپپەتلىك بولۇشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى: «ئۆيلىنەلمەيدىغانلار ئاللاھ ئۇلارنى ئۆز كەرىمى بىلەن باي قىلغۇچە، ئۆزلىرىنى ئىپپەتلىك تۇتسۇن» [سۈرە نۇر 33- ئايەتنىڭ بىر قىسمى] شۇنىڭدەك يەنە ئۆيلىنىش ئاللاھ تائالاغا، [ئۇلار: «ئى پەرۋەردىگارىمىز! بىزگە ئاياللىرىمىز ۋە ئەۋلاتلىرىمىز ئارقىلىق شادلىق بېغىشلىشىڭنى (يەنى بىزگە ساڭا ئىتائەتمەن پەرزەنت ئاتا قىلىشىڭنى) تىلەيمىز، بىزنى تەقۋادارلارنىڭ پېشىۋاسى (يەنى تەقۋادارلارنىڭ نەمۇنىسى، ياخشىلىقتا دەۋەت قىلغۇچى) قىلغىن» دەيدۇ.] (سۈرە پۇرقان-74) دەپ دۇئا قىلىدىغان ئاللاھ تائالانىڭ تەقۋادار ياخشى بەندىلىرىنىڭ ئېسىل سۈپەتلىرىنىڭ بىرىدۇر.

جەننەتكە كىرگەنلەرنىڭ بەختى سائادىتى ۋە خۇشاللىقى تېخىمۇ كامالەتكە يېتىشى ئۈچۈن، ئۇلارنى ئۇلارنىڭ مۆمىن ئاياللىرى ۋە مۆمىن باللىرى بىلەن بىر يەرگە جەم قىلىش بولسا، ئاللاھ تائالا قىيامەت كۈنى جەننەتكە كىرگەنلەرگە بەرگەن نېمەتلەرنىڭ تولۇقلىمىسىدۇر.

## 969- سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيلىنىشكە تەۋسىيە قىلىش توغرىسىدىكى بايانلىرى

پەيغەمبەرلەرنىڭ كاتتىسى ۋە ئۇلارنىڭ ئەڭ ئاخىرى بولغان مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئۆيلەندى دېگەن سۈپەت بىلەن سۈپەتلەندى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرىغا ئەڭ ياخشى، ئەڭ كۆيۈمچان ۋە ئەڭ مېھرىبان ئەر ئىدى.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەرنىڭ ياخشىلىرىڭلار خوتۇن باللىرىغا ياخشى مۇئامىلە قىلغانلاردۇر. مەن خوتۇن باللىرىمغا سىلەرگە قارىغاندا ئەڭ ياخشى مۇئامىلە قىلىمەن. ئەگەر ھەمراھىڭلار ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭ يامان گېپىنى قىلماڭلار. (تىرمىزى: 3895)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىشىلەرنى ئۆيلىنىشكە تەرغىپ قىلاتتى ۋە ئۆيلىنىش يېشىغا يەتكەنلەرنى ئۆيلىنىشكە تەۋسىيە قىلاتتى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دىگەن: ئى ياشلار جامائەسى ! ئاراڭلاردىن ئۆيلىنىشكە قادىر بولالايدىغانلار ئۆيلەنسۇن، چۈنكى ئۆيلىنىش كۆزنى هارامغا قاراشتىن، ئەۋرەتنى هارام ئالاقىدىن ساقلايدۇ. ئۆيلىنىشكە قادىر بولالمىغانلار روزا تۇتسۇن، چۈنكى روزا شەھۋەتنى كېسىدۇ. (مۇسلىم: 1400)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پۈتۈن ۋاقتىنى ئىبادەت قىلىش ئۈچۈنلا قارىتىشنى مەقسەت قىلىپ توي قىلماي بويتاق ئۆتۈشنى ئويلاشقان ساھابىلەرنى شۇنداق قىلىشتىن توسقان.

سەئد ئىبنى ئەبۇ ۋەققاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئوسمان ئىبنى مەزئۇننى ئۆزىنى ئاختا قىلىۋېتىشتىن توسماي، هاياتىنى بويتاقلىق بىلەن ئۆتكۈزۈشكە ئىجازەت بەرگەن بولسا ئىدى، بىزمۇ ئۆزىمىزنى ئاختا قىلىۋەتكەن بولاتتۇق. (بۇخارى: 5074)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرنىڭ ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەنلىكىنى ۋە شەھۋىتىنى ئايالى بىلەن قاندۇرغانلىقىنى ساۋاب بېرىلىدىغان بىر ئىبادەت ھېسابلىدى.

ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر قىسىم ساھابىلەر پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! بايلار بىزگە ئوخشاش ناماز ئوقۇيدۇ، بىزگە ئوخشاش روزا تۇتىدۇ. ئەمما ئۇلار ماللىرىنىڭ ئارتۇقىنى سەدىقە قىلىپ، كۆپ ساۋابقا ئېرىشىپ كەتتى، دېگەن ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله سىلەرگە سەدىقە قىلىدىغان نەرسە بەرمىدىمۇ؟ اللەقا ئېيتقان ھەر قانداق تەسبىھ، تەكبىر، تەھمىيد (اللەقا ھەمدى ئېيتىش) ۋە تەھلىيل (لائىلاھە ئىللەللاھ) ئېيتىشنىڭ ھەممىسى سەدىقە بولىدۇ. ياخشى ئىشقا بۇيرۇپ، يامان ئىشتىن توسۇشمۇ سەدىقە بولىدۇ. بىرىڭلارنىڭ ئايالىغا يېقىنچىلىق قىلىشىمۇ سەدىقە بولىدۇ، دېدى. ئۇلار: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! ئۆزىنىڭ شەھۋىتىنى قاندۇرسىمۇ ئەجىر بولامدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر شەھۋىتىنى ھارامدىن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا گۇناھ بولىدىغانلىقىنى بىلمەمسىلەر؟! شۇنىڭغا ئوخشاش، شەھۋىتىنى ھالالدىن قاندۇرسا، ئۇنىڭغا ئەجىر بولىدۇ، دېدى. (مۇسلىم1006)

شۇنىڭدەك يەنە بىر ئادەمنىڭ ئايالىغا خەجلەپ بەرگەن پۇللار ئىسلامدا ياخشى يوللارغا خەجلەنگەن پۇللارنىڭ ئىچىدە ساۋابى ئەڭ كاتتا پۇل ھېسابلىنىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنساننىڭ ئۆز ئائىلىسىگە خەجلىگەن پۇلىنىڭ ساۋابى ئەڭ يۇقىرى بولۇپ، ئۇنىدىن قالسا، الله يولىدا (مىنگەن ئېتىغا) خەجلىگىنى، ئۇنىدىن قالسا، الله يولىدىكى دوستلىرىغا خەجلىگىنىدۇر. (مۇسلىم: 994)

ئامىر ئىبنى سەئد ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ۋىدالىشىش ھەججىدە قاتتىق ئاغرىپ قېلىپ، ئۆلۈم گىرداۋىغا بېرىپ قالغانىدىم. شۇ چاغدا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى يوقلاپ كەلدى.......اللەنىڭ رازىلىقىنى تەلەپ قىلىپ سەرپ قىلغان ھەرقانداق خىراجىتىڭگە، ھەتتا ئايالىڭنىڭ ئاغزىغا سالغان نەرسىڭمۇ چوقۇم ئەجىر ئالىسەن، دېدى. (بۇخارى 4409)

**970ـ سوئال: فىقھشۇناسلارنىڭ ئۆيلىنىش توغرىسىدىكى ھۆكۈملىرى**

بىر ئىنسان بىلەن يەنە بىر ئىنساننىڭ شەرت شارائىتى ۋە ئەھۋالى ئوخشىمىغانلىقى ئۈچۈن فىقھشۇناسلارنىڭ يەنى ئىسلام قانۇنشۇناسلىرىنىڭ كۆز قارىشىدا توي قىلىشنىڭ ھۆكمىمۇ بىر ئىنسان بىلەن يەنە بىر ئىنساننىڭ ئارىسىدا پەرقلىق بولىدۇ.

1ـ ئەگەر ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىش ئېھتىمالى بار دەرىجىسىگە يەتكەن ئادەمنىڭ ئۆيلىنىشى ۋاجىپتۇر.

2ـ ئەگەر ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قالمىسىمۇ، لېكىن ئۆزىنى نامەھرەمگە قاراشتىن ياكى قول بىلەن لەززەتلىنىشتىن يىغالمايدىغان دەرىجىگە يەتكەن ئادەمنىڭمۇ ئۆيلىنىشى ۋاجىپتۇر.

3ـ ئەگەر بىر ئادەم ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىشى چوقۇم بولغان ۋە ئۇنىڭ تويلۇق ئالالايدىغان ۋە ئايالىنىڭ چىقىملىرىنى بېرەلەيدىغان ئىمكانىيىتى بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى پەرزدۇر. چۈنكى ھارام بىر ئىشنى قىلىپ قېلىشنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان ئىشنى قىلىش

پەرزدۇر.

4ـ ئەگەر ئۇنىڭ تويلۇق ئالغۇدەك ئىمكانىيىتى يوق، لېكىن ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىشى ئېنىق بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ قەرز ئېلىپ ئۆيلىنىشى ۋاجىپتۇر.

5ـ ئەگەر بىر ئادەمنىڭ ئۆيلەنمىسە زىنا قىلىپ قېلىش ئېھتىمالى، ئۆيلەنسە ئايالىغا زۇلۇم ۋە ئۇۋال قىلىپ قېلىش ئېھتىمالى بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر. چۈنكى زۇلۇم ۋە ئۇۋال قىلىش بەندىلەرگە ئالاقىدار بىر گۇناھ ئىشتۇر. ئەمما زىنا قىلىشتىن چەكلەش ئاللاھ تائالانىڭ ھەققىدۇر. ئاللاھ تائالانىڭ ھەققى بىلەن بەندىنىڭ ھەققى قارمۇ قارشى كەلسە، بەندىنىڭ ھەققى ئالدىنقى ئورۇنغا قويۇلىدۇ چۈنكى بەندە ئۆزىنىڭ ھەققىنى ئېلىشقا ئېھتىياجلىقتۇر. ئەمما ئاللاھ تائالا ئۆزىنىڭ ھەققىنى ئېلىشتىن بىھاجەتتۇر.

6ـ بىر ئادەمنىڭ ئەگەر ئۆيلەنسە ئايالىغا زۇلۇم قىلىپ قېلىشى چوقۇم بولسا، ئۇنىڭ ئۆيلىنىشى ھارامدۇر. چۈنكى ئۆيلىنىش ئىنساننى ھارامدىن ساقلاش ۋە ئۇنىڭ ئۆيلىنىش بىلەن ساۋابقا ئېرىشىشى ئۈچۈن يولغا قويۇلغاندۇر.

7ـ ھالى نورمال ئادەمنىڭ ئۆيلىنىشى ۋە خوتۇن بالىۋاقىلىرى بىلەن مەشغۇل بولىشى نەپلە ئىبادەتلەر بىلەن مەشغۇل بولغاندىن ياخشىدۇر.

# تۆتىنچى باپ. نىكاھتىن بۇرۇنقى ئىشلارغا مۇناسىۋەتلىك بەزى مەسىلىلەرنىڭ بايانى

## 971ـ سوئال: نىكاھ قىلىنىشتىن ئىلگىرى قىلىنىدىغان ئىشلار

بىرىنچى، جۆرە تاللاش

بەختلىك تۇرمۇش قۇرۇش ئەرنىڭ ياخشى ئايال تاللىشىغا ۋە ئايالنىڭ ئۆزىگە مۇناسىپ ئەر تاللىشىغا مۇناسىۋەتلىكتۇر. ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىلىقىدا يۈز بېرىدىغان كۆڭۈلسىزلىكلەرنىڭ كۆپىنچىسى تاللاشنىڭ ياخشى بولمىغانلىقىنىڭ نەتىجىسىدۇر.

« (ئى مۇسۇلمانلار) مۇشرىك ئاياللار ئىمان ئېيتمىغىچە، ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئالماڭلار. (ھۆر) مۇشرىك ئايال (ھۆسنى ـ جامالى ۋە مېلى بىلەن) سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ، مۆئمىن دېدەك ئەلۋەتتە ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر. مۇشرىك ئەرلەر ئىمان ئېيتمىغىچە، مۆئمىن ئاياللارنى ئۇلارغا ياتلىق قىلماڭلار. ھۆر مۇشرىك ئەرلەر سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ، مۆئمىن قۇل ئەلۋەتتە ئۇنىڭدىن ئارتۇقتۇر. ئەنە شۇلار (يەنى مۇشرىك ئەر ۋە ئاياللار) سىلەرنى دوزاخقا چاقىرىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆز ئىرادىسى بويىچە سىلەرنى جەننەتكە ۋە مەغپىرەتكە چاقىرىدۇ.» (بەقەرە سۈرىسى 221 ـ ئايەت)

ئىككىنچى، قىزنى كۆرۈشى

ئەسلىدە، ئىسلام دىنىنىڭ شەرىئەت قانۇنى بويىچە، ئەرلەرنىڭ نامەھرەم ئاياللارغا تىكىلىپ قارىشى ۋە ئاياللانىڭمۇ نامەھرەم ئەرلەرگە تىكىلىپ قارىشى مەنئى قىلىنغان مەسىلىدۇر.

ئۈچىنچى، سۆز سېلىش ياكى قىز سوراش

سۆزسېلىش ــ يىگىت تەرەپنىڭ قىز تەرەپكە، ئۇلاردىن ئوغلىغا قىزىنى سوراپ ئەلچى ئەۋەتىشى دېمەكتۇر.

تۆتىنچى، نىشانلىنىش ياكى بىشى باغلىنىش

نىشانلىنىش ـ قىز تەرەپنىڭ يىگىت تەرەپنىڭ تەلىۋىنى قوبۇل قىلغانلىقى ۋە توينىڭ تەييارلىقلىرى پۈتكەندىن كېيىن، ئىككى تەرەپنىڭ ئوغۇل ـ قىزلىرىنى بىر ـ بىرىگە ئۆيلەپ قويۇشقا رازى بولغانلىقىنىڭ ئىپادىسى دېمەكتۇر.

**972ـ سوئال: ئىسلام نەزىرىدىكى ياخشى ئايالنىڭ سۈپەتلىرى**

ئىسلام دىنى نەزەرىدە، ئايال كىشىلەر سۈپەتلىنىدىغان ۋە زىننەتلىنىدىغان ئەڭ ئېسىل ۋە گۈزەل سۈپەتلەرنى ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىغا قىلغان خىتابىدا مۇنداق بايان قىلىپ كۆرسەتتى: «ئەگەر ئۇ (يەنى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام) سىلەرنى قويۇۋەتسە پەرۋەردىگارى (ئۇنىڭغا) سىلەرنىڭ ئورنۇڭلارغا، سىلەردىن ياخشى(ئاللاھ تائالانىڭ ۋە پەيغەمبىرىنىڭ) ئەمرىگە بويسۇنغۇچى، (ئاللاھقا ۋە پەيغەمبەرگە) ئىمان ئېيتقۇچى، ئىتائەت قىلغۇچى، گۇناھلاردىن تەۋبە قىلغۇچى، ئىبادەت قىلغۇچى، روزا تۇتقۇچى چوكانلارنى ۋە قىزلارنى بېرىشى مۇمكىن.» (تەھرىم سۈرىسى 5 ـ ئايەت) بۇ ئايەت، خاتىرجەم، بەرىكەتلىك ۋە ئېسىل بىر ئائىلىنى تەسىس قىلىشتا ئايال كىشىدىن تەلەپ قىلىنىدىغان بارلىق ئېسىل پەزىلەت ۋە گۈزەل سۈپەتلەرنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

يوقىرىقى سۈپەتلەرنىڭ ئەڭ بېشىدا:

1. "بويسۇنغۇچى "دېگەن سۈپەت بايان قىلىنغان، چۈنكى ئاللاھ تائالاغا ۋە پەيغەمبەرنىڭ ئەمرىگە بويسۇنىدىغان ئايال ئېرىنىڭ خاھىشىغىمۇ چۇقۇم بويسۇنىدۇ ۋە ئۇستىدىكى ئۇنىڭ ھوقۇقىنى تونۇيدۇ.

2. "ئىمان ئېيتقۇچى "دېگەن سۈپەت بولۇپ، ئاللاھ تائالاغا ئىمانى بار ئايال كىشى ھەر قانداق ياخشى ئىشنى رىياسىز ھالدا، ئىخلاس بىلەن قىلىدۇ. ئالدامچىلىق ۋە يالغانچىلىقلاردىن يىراق بولىدۇ. ئېرى ئۇنىڭ يېنىدا بولسۇن ياكى بولمىسۇن، ئېرىگە ھەممىشە ۋاپا قىلىدۇ.

3. "تەۋبە قىلغۇچى "دېگەن سۈپەت بولۇپ، بۇرۇن قىلغان خاتالىقلىرىنى ئېتىراپ قىلىشنى بىلىدىغان ئايال كىشى ئەلۋەتتە، ئۆزىنىڭ قىلىشقا تېگىشلىك توغرا ئىشلىرىنى بىلىدۇ. ئېرىنى ۋە پەرزەنتلىرنى بەختلىك قىلىشنى بىلىدۇ. ئېرىنى ۋە پەرزەنتلىرىنى بەختلىك قىلىش ئۈچۈن توغرا ئىش قىلىشقا تىرىشىدۇ.

4. "ئىبادەت قىلغۇچى "دېگەن سۈپەت بولۇپ، ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىدىغان ئايال كىشى ئەلۋەتتە، ئېرىنىڭ ھۆرمىتىنى ۋە ھەققىنى تونۇپ، قىلىشقا تېگىشلىكلىرىنى جايىدا ئورۇنلايدۇ. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ ئېرىنى ھۆرمەتلىشىنىڭ ئۆزى ئىبادەتتۇر.

5. "روزا تۇتقۇچى "دېگەن سۈپەت بولۇپ، روزا تۇتۇش بىلەن بولسۇن، مەيلى باشقا نەپلى (ئىختىيارى) ئىبادەتلەر بىلەن بولسۇن، ئاللاھ تائالاغا يېقىنلىششىنى خالىغان ئايال كىشى ھەر ھالدا ئېرىنىمۇ رازى قىلىشقا تىرىشىدۇ. چۈنكى ئېرىنىڭ رازىلىقى ئايالىنىڭ ئاللاھ تائالاقا تېخىمۇ يېقىنلىششىغا ۋاستە بولىدۇ.

يۇقىرىقى سۈپەتلەر ئىسلام نەزەرىدىكى ئەڭ ئۈلگىلىك ئايال كىشىنىڭ مىساللىدۇر. ئۈلگىلىك ئايال ـ ئاللاھ تائالانىڭ ئەمرـ پەرمانلىرىغا مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن قورقىدىغان، گۈزەل ئەخلاق ۋە ئېسىل پەزىلەتلەر بىلەن زىننەتلەنگەن ئايال دېمەكتۇر.

## 973ـ سۇئال: خوتۇنلۇققا ياخشى ئايال تاللاش ئۈچۈن قايسى ئىشلارغا دىققەت قىلىش لازىم؟

1ـ ئايال دىيانەتلىك بولىشى لازىم. ئەر، خوتۇنلۇققا دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ئايالنى تاللىشى لازىم. چۈنكى دىيانەتلىك ئايال ئېرىگە ياخشى بويسۇنىدۇ. ئەرنى بەخت سائادەت ۋە خۇرسەن قىلىش ئۈچۈن تىرىشىدۇ. دىيانەتلىك ئايال يەنە ئىپپەت نومۇسنى ياخشى ساقلايدۇ. يات ئەرنىڭ ئالدىدا يىپپشقا تېگىشلىك يەرلىرىنى ئاچمايدۇ. دىيانەتلىك ئاياللار ئۆزلىرىگە، ئاللاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا لايىق بولسۇن، دەپ ئەڭ ئېسىل ئەدەب ئەخلاقلار بىلەن تەربىلىگەن مۆمىنلەرنىڭ ئانىسى بولغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىنى ئۈلگە قىلىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆيلەنمەكچى بولغان ئادەمگە دىيانەتلىك ئايال ئېلىشنى تەۋسىيە قىلاتتى.

4087/2455 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئايال بىلەن ئۆيلىنىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ پۇل ـ مېلى، جەمەت نەسەبى، ھۆسن ـ جامالى ۋە دىن دىيانىتى قاتارلىق تۆت نەرسىسىگە قارىلىدۇ. سەن دىيانەتلىك خوتۇن ئالغىنكى، الله سېنى ئۈز پەزلىدىن باي قىلىدۇ. (بۇخارى: 5090)

2ـ چىرايلىق ئايالنى تاللاش لازىم. خوتۇن ئالماقچى بولغان كىشى خوتۇنلىققا ئايالنىڭ چىرايلىقىنى تاللىشى لازىم. چۈنكى ئايالنىڭ چىرايلىق بولىشى ئېرىنى خۇرسەن قىلىدۇ. ئۇنىڭ نامەھرەمگە قارىماسلىقىغا ۋە ئەرنىڭ مۇھەببىتىنى ئۆزىگە تولۇق تارتىشقا سەۋەب بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى خېرىدار بولغان ئەرنىڭ خېرىدار بولغان ئايالنىڭ چىرايىغا قاراشقا رۇخسەت قىلدى. بىر ئايالنىڭ ئەڭ ياخشى ئاياللاردىن بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭ سۈپەتلىرىدىن بىرىنىڭ ئۇ ئايالنىڭ ئېرى ئۇنىڭغا قارىسا، ئېرىنى خۇرسەن قىلغۇدەك چىرايلىق بولىشىدۇر.

3ـ تۇغۇدىغان ئايالنى تاللاش لازىم. ئۆيلەنمەكچى بولغان ئادەم خوتۇنلۇققا تۇغۇدىغان ئايالنى تاللىشى لازىم. ئايالنىڭ تۇغماس بولىشى ئۇنىڭدىكى بىر كەمچىلىك ھېسابلىنىدۇ. تۇغماسلىق ئايالدىكى بىر كەمچىلىك ئىكەنلىكىنى ئاللاھ تائالانىڭ زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى ھەققىدە دېگەن سۆزىدىن كۆرۈۋالالايمىز. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ ئايالى تۇغماس ئىدى. زەكەرىيا ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئا قىلىشى ئارقىلىق ئاللاھ تائالا ئۆز قۇدرىتى بىلەن ئۇنىڭ توغماسلىقىنى ئۆزگەرتتى.

4ـ ئايال ئېسىل ئائىلىدىن بولىشى لازىم. ھەتتا ئايالدىن تۇغۇلغان بالىنىڭ ئائىلىنىڭ بارلىق ياخشى سۈپەتلىرىگە ياكى ئۇنىڭ بەزىسىگە ۋارىسلىق قىلىشى ئۈچۈن ئۆيلەنمەكچى بولغان ئادەمنىڭ ئايالنى، ئائىلىسىدىكى ئادەملەر ياخشى ئەخلاق ۋە گۈزەل سۈپەت بىلەن تونۇلۇپ كەلگەن ئائىلىدىن تاللىشى ياخشىدۇر.

5ـ ئايال ئۇرۇق تۇغقان ئەمەس ياتلاردىن بولىشى لازىم. توي قىلماقچى بولغان ئايال ئۇرۇق تۇغقان ئەمەس يات ئايالدىن بولىشى ياخشىدۇر. چۈنكى يات ئايال ئۇرۇق تۇغقانغا قارىغاندا بەك تۇغۇشلۇق ۋە باللىرى بەك بېجىرىم ۋە بەك كۈچلۈك بولىدۇ. ئەگەر ئۇرۇق تۇغقان توي قىلغان ۋاقىتدا ئەر خوتۇن ئارىسىدا بەزى كۆڭۈلسىزلىك يۈز بېرىپ بۇ كۆڭۈلسىزلىك ئۇلارنىڭ ئاجرىشىپ كېتىشىگە سەۋەب بولىشى مۇمكىن. ئەگەر ئۇلار بۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئاجرىشىپ كەتسە، بۇ ئاجرىشىپ كېتىش ئاللاھ تائالا كۈچلەندۈرۈشكە بۇيرۇغان ئۇرۇق تۇغقانچىلىق مۇناسىۋەتنىڭ

ئۈزۈلۈپ كېتىشكە سەۋەب بولىشى مۇمكىن.

**974-سۇئال: ياخشى ئەردە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان سۈپەتلەر**

ئىسلام نەزەرىدىكى ياخشى ئەر كىشى - ئۇنىڭدا پۈتۈن ئىنسانلىق پەزىلەتلەر ۋە ئەرلىك خىسلەتلەر مۇجەسسەملەنگەن، هاياتلىققا توغرا مۇئامىلە قىلىدىغان، دىيانەتلىك، راستچىل ئەركىشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام زەينەپ رەزىيەللاهۇ ئەنهانى زەيد ئىبنى هارىسەگە ياتلىق قىلماقچى بولغاندا، زەينەپ ئېسىل نەسەبلىك بولغىنىنىڭ ئۈستىگە، گۈزەل جامالغا ئىگە ئايال بولغاچقا، زەينەپ ۋە ئۇنىڭ تۇغقانلىرى زەيدنى ياقتۇرمىغان پۈزۈتسىيىدە بولىدۇ.

چۈنكى، دىيانەتلىك كىشى ئۇستىدىكى ئايالىغا مۇناسىۋەتلىك هەق - هوقۇقلارنى تونۇيدۇ. ئايالىنى ياقتۇرغاندا هۆرمىتىنى قىلىدۇ، ئۇنىڭغا ئاچچىقلاپ قالغاندا زۇلۇم قىلمايدۇ، ئايالى ئەگەر ئاجرىشىشنى تەلەپ قىلسا، ئۇنىڭغا زىيان يەتكۈزمەستىن ئايرىلىدۇ. چۈنكى، تەقۋا كىشى دېگەن ئاللاھ تائالانىڭ ئەمر - پەرمانلىرىغا ئاسىيلىق قىلىشتىن قورقىدىغان كىشى دېگەنلىكتۇر.

**1-** ئەرنىڭ دىيانەتلىك بولىشى. قىزنى بەرمەكچى بولغان ئەر دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ئادەم بولىشى لازىم. بۇ ئىككى سۈپەت ياخشى ئەردە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان سۈپەتلەرنىڭ ئەڭ مۇهىمىدۇر. ئەگەر ئەر تەقۋادار ۋە ئاللاھ تائالادىن قورقىدىغان ئادەم بولسا، ئايالىغا زۇلۇم قىلىشتىن ساقلىنىدۇ، ئۇنىڭ بىلەن چىرايلىق شەكىلدە ياشاشقا ۋە ئۇنىڭ هەقلىرىنى بىجا كەلتۈرۈشكە تىرىشىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئاتا ئانىلارنى قىزلىرىنى پېقىر بولسىمۇ دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ئادەملەرگە ياتلىق قىلىشقا بۇيرۇپ مۇنداق دېدى:

2485/ 4136 - ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دىيانىتى ۋە ئەخلاقى سىلەرنى مەمنۇن قىلغۇدەك بىرەر كىشى سىلەردىن قىز سوراپ كەلسە، قىزىڭلارنى ئۇنىڭغا ياتلىق قىلىڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار، نەتىجىدە، يەر يۈزىدە تۈگەتكۈسىز پىتنە - پاسات تېرىلىدۇ. (تىرمىزى1084)

قىزنى دىيانەتسىز ۋە ئەخلاقسىز بىرىگە ياتلىق قىلغان ئاتا-ئانا قىزى هەققىدە ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ ئۈستىگە يۈكلىگەن ئامانەتكە ۋە مەسئۇلىيەتلىككە خىيانەت قىلغان هېسابلىنىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ بۇ ئامانەتكە سەل قارىغانلىقىدىن ئۇلاردىن سوئال سورايدۇ. بىر ئادەمنىڭ قىزىنى ئاللاھ تائالادىن قورقمايدىغان پاسىق بىر ئادەمنىڭ قولىغا تۇتقۇزغاندىنمۇ ئېغىر سەل قاراش ۋە خىيانەت قىلىش بارمۇ؟ بۇ خىلدىكى ئاتا- ئانىلار قىزىغا ئەڭ قاتتىق زىيانكەشلىك قىلغان، بەلكى قىزىنىڭ هايات بويىچە بەختسىز بولىشىغا سەۋەب بولغان هېسابلىنىدۇ. بۇ خىلدىكى ئاتا-ئانا يەنە يامان سۆز ۋە يامان ئىشلارنىڭ جەمئىيەتكە تاراپ كېتىشىنى ياقتۇرىدىغان ئادەملەردىن هېسابلىنىدۇ.

بىر ئادەمنىڭ دىيانەتلىك بولىشى ياكى ئۇنداق ئەمەسلىكى كۆپىنچە ۋاقىتتا ئۇنىڭ يېقىنلىرى ۋە سەپداشلىرىغا قاراش بىلەن بېلىنىدۇ. چۈنكى ئىنسان بىرگە ئولتۇرۇپ قوپقان ئادەم بىلەن بىر تېپتىن بولىدۇ. دوست دوستىنى ئۆزى بىلەن ئوخشاش بولۇشقا تارتىدۇ. كىمكى دوست بۇرادەرلىرى دىيانەتلىك ۋە ئېسىل ئەخلاقلىق ئادەملەر بولسا، ئۇنىڭ دوست بۇرادەرلىرىگە ئوخشاش بولىشى ئېنىقتۇر. كىمكى دوست بۇرادەرلىرى ئەخلاقلى ناچار، نامى يامان، دىنى ئاجىز ۋە توغرا يولدىن يىراق ئادەملەر بولسا، ئۇنىڭمۇ دوست بۇرادەرلىرىگە ئوخشاش بولىشى ئېنىقتۇر.

ئەر كىشى قانچىلىك باي بولۇپ كەتسۇن ياكى چوڭ مەنسەپلىك بولسۇن، دىيانەتتىن ۋە گۈزەل ئەخلاقلاردىن خالىي بولىدىكەن، ئۇ، ئىسلام نەزەرىدىكى ياخشى ئەر كىشى سانالمايدۇ.

2. توي قىلماقچى بولغان ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىدا ياشتا بەك چىق پەرق بولماسلىق لازىم. يەنە ئەر بىلەن ئايالنىڭ ئارىلىقىدا ياش جەھەتتە بەك چىق پەرق بولماسلىقى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر قىزنى، يېشى دادىسىنىڭ ياكى چوڭ دادىسىنىڭ يېشىدەك بىر ئادەمگە ياتلىق قىلىش ياخشى ئەمەستۇر. چۈنكى بەختلىك تۇرمۇش ئەر - خوتۇن ئارىسىدىكى سۆيگۈ ۋە مېھرى مۇھەببەتنىڭ ئۈستىگە قورۇلىدۇ. زامانىمىزدا ئەر - خوتۇن ئارىسىدىكى سۆيگۈ ۋە مېھرى مۇھەببەتنى باغلاپ تۇرىدىغان سەۋەبلەرنىڭ بىرى بولسا، ئىككى تەرەپنىڭ ياشتا بىر - بىرىگە يېقىن بولىشىدۇر.

## 975- سۇئال: ئۆيلىنىشتىن بۇرۇن قىز - ئوغۇللارنىڭ بىر - بىرىنى كۆرۈشىنىڭ لازىم ئىكەنلىكى

ئەسلىدە، ئىسلام دىنىنىڭ شەرىئەت قانۇنى بويىچە، ئەرلەرنىڭ نامەھرەم ئاياللارغا تىكىلىپ قارىشى ۋە ئاياللارنىڭمۇ نامەھرەم ئەرلەرگە تىكىلىپ قارىشى مەنئى قىلىنغان مەسىلىدۇر. جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىرىڭلار بىرەر ئايالغا ئۆيلەنمەكچى بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئۆزىنى جەلىپ قىلىدىغان تەرەپلىرىنى كۆرۈش ئىمكانىيىتى بولغان تەقدىردە، ئۇنى كۆرۈشكە تىرىشسۇن! دېدى. مەن بىر قىزنى نىكاھىمغا ئالماقچى بولدۇم ۋە يوشۇرۇنىۋېلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭ مېنى ئۆزىگە جەلىپ قىلغان ۋە نىكاھىمغا ئېلىشقا تۈرتكە بولغان تەرەپلىرى (مەسىلەن: يۈز كۆزى)نى كۆرگەندىن كېيىن، (ئۇنى) نىكاھىمغا ئالدىم. (ئەبۇ داۋۇد 2082)

شەرىئەتتە رۇخسەت قىلىنغان قاراش ۋە كۆرۈش ئايال كىشىنىڭ يۈزى ۋە ئىككى قولى بىلەن چەكلىنىدۇ. يەنى ئۆيلەنمەكچى بولغان كىشى ئالماقچى بولغان ئايالنىڭ يۈزىگە ۋە ئىككى قولىغا تىكىلىپ قارىسا بولىدۇ. چۈنكى، يۈزىگە قاراش ئارقىلىق ئۇنىڭ گۈزەللىكىنى، ئىككى قولىغا قاراش ئارقىلىق ئۇنىڭ بەدىنىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدۇ. ئەمما ئالماقچى بولغان ئايال ھەققىدە ئۇنىڭدىن كۆپرەك مەلۇمات ھاسىل قىلىشنى خالىغان كىشى تاغا ئاچىسىنى ياكى قىز قېرىنداشلىرىدىن بىرىنى ئۇنىڭ قېشىغا ئەۋەتىش ئارقىلىق ئۇنىڭ بارلىق سۈپەتلىرىنى ئۇلاردىن بىلسە بولىدۇ. شۇنىڭدەك بۇئىككىسى ئۇچراشماقچى بولغاندىمۇ يالغۇز ئۇچراشماسلىقى، بەلكى قىزنىڭ ئاچا - سىڭىللىرىدىن ياكى ئىشەنچلىك دوستلىرىدىن بىرەرسى بۇلار بىلەن بىرگە بولۇشى كېرەك. ئەمما توي قىلىشتىن بۇرۇن قىز - ئوغۇل ئىككىسىنىڭ يالغۇز ئۇچرىششىغا ۋە بىر يەردە يالغۇز قېلىشىغا بولمايدۇ.

گەرچە ئۆيلەنمەكچى بولغان ئىككى جىنس، بىر- بىرى بىلەن توي قىلىشقا كېلىشكەن بولسىمۇ، ئۇلارنىڭ نىكاھى ئوقۇلمىغىچىلىك ئۇلار بىر- بىرىگە يات سانىلىدۇ.

## 976- سۇئال: ئىسلامدا راھىبلىق يوق

ئىسلام جىنسىي ئارزۇ - ھەۋەسنى چەكلىمىسىز قويۇۋەتمىگەن، بۇنىڭ ئۈچۈن زىنانى ۋە زىناغا ئېلىپ بارىدىغان ھەرقانداق يولنى ھارام قىلغان. لېكىن ئىسلام مۇنداق قىلىپلا قالماي، ئەينى ۋاقىتتا جىنسىي ھەۋەسنى بوغۇپ ئۆلتۈرۈپ قويىدىغان قاتماللىققىمۇ قارشى تۇرغان، ئۇنىڭ ئۈچۈن توي قىلىشنى تەشەببۇس قىلغان، ئاختا قىلىۋېتىش ۋە توي قىلىشتىن ۋاز كېچىپ دەرۋىش

بولغۇيلىشنى چەكلىگەن.

دېمەك: توي قىلىشقا كۈچى يەتكەن بىر مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئىبادەتكە ئۆزىنى ئاتىۋېتىش ۋە راھىبلىق قىلىپ تەركىدۇنيا بولۇپ ياشاش داۋاسى بىلەن توي قىلىشتىن ۋاز كېچىشى هارامدۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەزى ساھابىلەردە مۇشۇنداق راھىبلىق ئېقىمىغا مايىللىقنى كۆرۈپ، بۇنداق قىلىشنىڭ ئىسلام يولىدىن چەتنەش ھەمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۇتقان يولىدىن يۈز ئۆرۈش ئىكەنلىكىنى ئېلان قىلغان، شۇنداق قىلىش ئارقىلىق بۇنىڭغا ئوخشاش خرىستىئان ئىدىيەلىرىنى ئىسلام مۇھىتىدىن قوغلاپ چىقارغان.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۈچ كىشى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئاياللىرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىبادىتى توغرىسىدا سورىغىلى كەلدى. ئۇلارغا جاۋاب بېرىلگەندە، ئۇلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بۇ ئەمەللىرىنى ئاز سانىغاندەك قىلىپ: بىز بىلەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى قانداقمۇ سېلىشتۇرغىلى بولسۇن؟ الله ئۇنىڭ ئىلگىرىكى ۋە كېيىنكى گۇناھلىرىنى مەغپىرەت قىلغان تۇرسا، دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇلاردىن بىرى: مەن ئەمدى ھەر كېچىسى ناماز ئوقۇيمەن، دېدى. يەنە بىرى: ئەمدى يىل بويى روزا تۇتىمەن ۋە روزىسىز يۈرمەيمەن، دېدى. يەنە بىرى: مەن ئەمدى ئاياللارغا يېقىن يولىمايمەن، مەڭگۈ ئۆيلەنمەيمەن، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كېلىپ، ئۇلارغا: مۇنداق ـ مۇنداق سۆزلەرنى قىلغان كىشىلەر سىلەرمۇ؟ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن ھەقىقەتەن اللەتىن سىلەرگە قارىغاندا بەكرەك قورقىمەن ۋە سىلەردىن بەكرەك تەقۋادارمەن. لېكىن مەن روزىنىمۇ تۇتىمەن، روزىسىزمۇ يۈرىمەن. نامازنىمۇ ئوقۇيمەن، ئۇيقىنىمۇ ئۇخلايمەن، خوتۇنمۇ ئالىمەن. كىمكى مېنىڭ سۈننىتىمدىن يۈز ئۆرىسە، ئۇ مېنىڭ ئۈممىتىمدىن ئەمەس، دېدى. (بۇخارى: 5063)

بۇنىڭغا ئاساسەن بەزى ئالىملار مۇنداق دېگەن: "ئۆيلىنىش ھەربىر مۇسۇلمانغا پەرزدۇر. ئۆيلىنىشكە قۇدرىتى يېتىدىغانلار بولسا، ئۆيلەنمەي يۈرىشى هارامدۇر". باشقا ئالىملار: "زىنا قىلىپ سېلىش خەۋپى بولسا، توي قىلىشقا قاتتىق تەشنا بولسا، توي قىلىشى پەرز بولىدۇ" دەپ پەرزلىكنى مۇشۇنداق ئەھۋالغا باغلاپ قويغان.

**977ـ سۇئال: يىگىتنىڭ ئۆيلەنمەكچى بولغان قىزغا قارىشى**

ئۆيلەنمەكچى بولغان كىشىنىڭ كۆڭلىدە مۇئەييەن بىر قىز بولسا، قىزنىڭ ئەھۋالىنى بىلىپ ۋە ئۇنى تونۇپ ئاندىن توي قىلىش ئۈچۈن، توي ئىشلىرىنى باشلاشتىن ئىلگىرى ئۇ قىزغا قارىسا بولىدۇ. ئەر ـ خوتۇنلۇق يولىدا كۆزى تېگىشلىك ماڭماسلىق ۋە كېيىن پۇشايمان قىلدۇرىدىغان بىر پالاكەتكە يولۇقماسلىق ئۈچۈن ئالىدىغان قىزنى كۆرۈش پۇتۇنلەي يوللۇق، چۈنكى كۆز قەلبنىڭ ئەلچىسىدۇر، بەلكى كۆزلەرنىڭ ئۇچرىشىشى قەلبلەرنىڭ ئۇچرىشىشىغا ۋە روھلارنىڭ بىرلىشىشىگە سەۋەب بولار.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كىشى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: مەن ئەنسارىلاردىن بىر ئايالغا ئۆيلەندىم، دېدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ ئايالنى كۆردۇڭمۇ؟ چۈنكى ئەنسارىلارنىڭ كۆزلىرى بىرقانداق كېلىدۇ، دېدى. ئۇ كىشى: كۆردۇم، دېدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەھرى ھەققى ئۈچۈن قانچىلىك بەردىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ كىشى: تۆت ئۇقىيە بەردىم،

دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: تۆت ئۇقىيە بەردىڭمۇ؟ سىلەر كۈمۈشنى خۇددى بۇ تاغدىن يونۇپ ئالىدىغاندەك (ئىشلىتىسىلەر). بىزدە ھازىر ساڭا بەرگىدەك بىر نەرسە يوق، بىراق سېنى قوشۇن بىلەن بىرگە بىر يەرگە ئەۋەتسەك، شۇ يەردىن ئېلىنغان ئولجىدىن ساڭمۇ تېگىپ قالسا ئەجەپ ئەمەس، دېدى. (مۇسلىم: 1424)

قىزنى كۆرۈشتە، قىزنى ۋە ئائىلىسىنى خەۋەردار قىلىپ قويۇپ كۆرسىمۇ بولىدۇ. ياكى ئۇنىڭ كۆرىشى ئۆيلىنىش نىيىتى بىلەن بولغاندىن كېيىن، كۆرىدىغانلىقنى قىزغىمۇ، قىزنىڭ ئائىلىسىگىمۇ تۇيدۇرماي كۆرسە ھەم بولىدۇ.

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بىرىڭلار بىرەر ئايالغا ئۆيلەنمەكچى بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئۆزىنى جەلىپ قىلىدىغان تەرەپلىرىنى كۆرۈش ئىمكانىيىتى بولغان تەقدىردە، ئۇنى كۆرۈشكە تىرىشسۇن! دېدى. مەن بىر قىزنى نىكاھىمغا ئالماقچى بولدۇم ۋە يوشۇرۇنۇۋېلىپ تۇرۇپ، ئۇنىڭ مېنى ئۆزىگە جەلىپ قىلغان ۋە نىكاھىمغا ئېلىشقا تۈرتكە بولغان تەرەپلىرى (مەسىلەن: يۈز كۆزى)نى كۆرگەندىن كېيىن، (ئۇنى) نىكاھىمغا ئالدىم. (ئەبۇ داۋۇد 2082)

**978- سۇئال: قىزلار ياتلىق بولۇشقا زورلانمايدۇ، رازىلىقى ئېلىنىدۇ**

قىز توي قىلىش مەسىلىسىدە بىرىنچى قارار ئىگىسىدۇر، شۇڭا ئاتىلار قىزنىڭ رازىلىقىنى ۋە رەيىنى ئالمىسا بولمايدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۇل ئايالنىڭ ياتلىق بولۇش ياكى بولماسلىق قارارى ۋەلىيسىنىڭ قارارىدىن كۈچلۈكتۇر. ئەمما قىزلارنى ياتلىق قىلىشتىن بۇرۇن، ئۇلارنىڭ رازىلىقىنى ئېلىش كېرەك. قىز بالىنىڭ جاۋاب بەرمەي، سۈكۈت قىلىشى رازىلىق بىلدۈرگىنىدۇر. (مالىك 1114، مۇسلىم: 1421)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دىيانىتى ۋە ئەخلاقى سىلەرنى مەمنۇن قىلغۇدەك بىرەر كىشى سىلەردىن قىز سوراپ كەلسە، قىزىڭلارنى ئۇنىڭغا ياتلىق قىلىڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار، نەتىجىدە، يەر يۈزىدە تۈگىمەس پىتنە - پاسات تېرىلىدۇ. (تىرمىزى1084)

**979- سۇئال: قىز - ئوغۇللارنى ئۆزلىرى خالىمىغان بىرسى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلىماسلىق**

ئىسلام دىنى قىز- ئوغۇللارنى ئۇلارنىڭ رازىلىقى بولمىغان بىرسى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلاشنى قەتئىي رەت قىلىدۇ. بەلكى ئۇلارنىڭ رايىنى ۋە ئىختىيارىنى نىكاھنىڭ ئاۋۋالقى شەرتلىرىدىن قىلىپ بېكىتتى. ئايال كىشىلەرنى مەيلى ئۇلار قىز بولسۇن، مەيلى چوكان بولسۇن ھېچبىر ۋاقىتتا ئۇلار خالىمىغان بىرسى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلاشقا بولمايدۇ. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۇل ئايالنىڭ ياتلىق بولۇش ياكى بولماسلىق قارارى ۋەلىيسىنىڭ قارارىدىن كۈچلۈكتۇر. ئەمما قىزلارنى ياتلىق قىلىشتىن بۇرۇن، ئۇلارنىڭ رازىلىقىنى ئېلىش كېرەك. قىز بالىنىڭ جاۋاب بەرمەي، سۈكۈت قىلىشى رازىلىق بىلدۈرگىنىدۇر. (مالىك 1114، مۇسلىم: 1421)

بۇ ھەدىستىن شۇ مەنا چىقىدۇكى، چوكان ئۆزىنىڭ توي ئىشىنى ئۇنىڭ ئاتا - ئانىسى ۋە باشقا ئىگە چاقىلىرى قوشۇلمىغان تەقدىردىمۇ ئۆزى يالغۇز بېجىرىش ھوقۇقىغا ئىگە. ئەمما قىز ئۆزىنىڭ تويىنى ئۆزى قىلالمايدۇ. بەلكى ئاتا - ئانىسى تەرىپىدىن باشقۇرىلىدۇ. لېكىن ئاتا - ئانىلار قىز -

ئوغۇللىرىنى ئۆزلىرى خالىمىغان بىرى بىلەن ئۆيلىنىشكە زورلىيالمايدۇ. قىزنىڭ رايى نىكاھنىڭ ئاۋۋالقى شەرتلىرىدىندۇر. ئەگەر ئاتا ـ ئانىلار بۇنىڭغا خىلاپلىق قىلىدىكەن، ئۇلار قىز ـ ئوغۇللىرىنىڭ ھوقۇقلىرىنى دەپسەندە قىلغانلىق سەۋەبلىك ئاللاھنىڭ ئالدىدا گۇناھكار بولىدۇ.

ئەمما قىز بولسۇن ياكى چوكان بولسۇن دىيانەتسىز، ئەخلاقسىز بىرىگە ياتلىق بولمەن دەپ تورىۋالسا، شۇنىڭدەك ئوغۇلمۇ ئەخلاقسىز، دىيانەتسىز بىرىنى ئالىمەن دەپ تۇرىۋالسا، بۇ ۋاقىتتا ئاتا ـ ئانىسى ئۇنىڭغا قارشى چىقالايدۇ ۋە بۇ ئىشنى رەت قىلالايدۇ. ئەگەر قىز كىچىك بولۇپ، ئۆزىنىڭ كېلەچىكىنى ياخشى تاللىيالمايدىغان ياشتا بولسا، ئاتا ـ ئانىسى ياكى تۇغقانلىرى ئۇنى ئۆزلىرى خالىغان يەرگە ياتلىق قىلىدۇ.

### 980 ـ سۇئال: توي تەكلىپىنىڭ چەكلەنگەن تۈرلىرى

تالاق قىلىنغان ياكى ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئاياللار ئىددىتىنى توشقۇزۇپ بولغىچە، ئۇلارغا توي تەكلىپى قويۇش ھارامدۇر. چۈنكى ئىددەت تۇتۇش ۋاقتى ئىلگىرىكى ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەتكە ئائىت بولغاچقا بۇ مۇددەت ئىچىدە ئۇ ئايالنى تەلەپ قىلىش توغرا بولمايدۇ. بۇنداق چاغلاردا ئىددەتلىك ئايالغا ئوچۇق ئەمەس ئىما قىلىپ، پۇرۇتۇپ قويۇش ئارقىلىق ئۇ ئايالغا ئۆيلىنىش نىيىتى بارلىقىنى ئىزھار قىلسا بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئىددىتى توشمىغان ئاياللارغا ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى پۇرۇتۇپ ئۆتسەڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ [بەقەرە سۈرىسى 235 ـ ئايەت]

مۇسۇلمان كىشى بىر مۇسۇلمان قېرىندىشى ئالماقچى بولۇپ سۆزلىشىپ قويغان ئايالغا يول ماڭسا ھارام بولىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ ئالدىدا سۆزلىشىپ قويغان كىشى بۇرۇن سۆزلىشىپ قويغانلىق جەھەتتىن بىر ھەققە ئىگە بولغان. بۇ كىشىلەر ئارىسىدىكى دوستلۇق، ئىنسانىي مۇناسىۋەتنى قوغداش ئۈچۈندۇر. مۇسۇلمان كىشى ئادەمگەرچىلىككە ياراشمىغان، دۈشمەنلىك ۋە بۆلۈنۈشلىققا ئوخشاپ قالىدىغان بۇنداق قىلىقلاردىن يىراق تۇرىشى كېرەك، ئەگەر ئىلگىرى كىلىشكەن كىشى توي قىلىش نىيىتىدىن يانغان ياكى ئىككىنچى كىشىگە ئۆزى رۇخسەت قىلغان بولسا، ئۇ چاغدا ھېچ گەپ يوق.

### 981 ـ سۇئال: تويىنىڭ مەنىۋى غايىلىرى

قۇرئان كەرىم تويىنىڭ مەنىۋى غايىلىرىنى ئېنىق كۆرسىتىپ، ئۇنى ئەر ـ ئاياللىق تۇرمۇشنى بىنا قىلىشنىڭ ئاساسى قىلغان. بۇ مەنىۋى غايىلەر: ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىسىدىكى جىنسىي ئېھتىياجنى ئۆزئارا سۆيگۈ بىلەن قاندۇرۇشتا، ئىككى تەرەپنىڭ يېقىنچىلىقىنى ۋە تۇغقانچىلىقىنى قۇدىلىشىش بىلەن كېڭەيتىشتە ۋە مېھرىبانلىق بىلەن ئىنسانىي رەھىم ـ شەپقەتنىڭ مۇكەممەللىشىپ، ئاتا ـ ئانىلاردىن بالىلارغا كۆچىشىدە گەۋدىلىنىدۇ. بۇ مەنىلەرنى شۇ ئايەت كۆرسىتىدۇ: ئاياللار بىلەن ئارام ئېلىشىڭلار ئۈچۈن ئۇلارنى سىلەرنىڭ ئۆز تىپىڭلاردىن ياراتقانلىقى، ئاراڭلاردا مېھىر ـ مۇھەببەت ئورناتقانلىقى، ئاللاھنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر. پىكىر يۈرگۈزىدىغان قەۋم ئۈچۈن، شەك ـ شۈبھىسىزكى، بۇنىڭدا نۇرغۇن ئىبرەتلەر بار [رۇم سۈرىسى 21 ـ ئايەت]

### 982 ـ سۇئال: بىراۋنىڭ نىشانلانغىنىغا نىشانلىنىشنىڭ جائىز ئەمەسلىكى

ئىسلام دىنى كىشىلەر ئارىسىدىكى مۇھەببەت، سۆيگۈ، ۋە ۋاپادارلىقنىڭ ھەممىگە ئورتاق بولغان ھالدا داۋام قىلىشنى، ئاداۋەت ۋە دۈشمەنلىكلەرنىڭ جەمئىيەتتىن يوقۇلىشىنى تەشەببۇس قىلىدۇ.

شۇڭا ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنىڭ بىراۋنىڭ سودىسى ئۈستىگە سودا قىلىشنى، بىراۋنىڭ نىشانلانغىنى ئۈستىگە نىشانلىنىشنى قەتئىي مەنئى قىلغان.

ئەمما بىراۋ بىر ئايالغا سۆز سالدۇرۇپ تېخى نىشانلانمىغان بولسا، ئۇ ئايالمۇ ئۇنىڭ تەلىپىنى قوبۇل قىلغانلىقىنى بىلدۈرۈپ ئېنىق جاۋاب قايتۇرمىغان بولسا، بۇ ھالەتتە، ئۇ ئايالغا باشقا بىرسىنىڭ سۆز سالدۇرۇشى جائىزدۇر. چۈنكى بۇئايال بۇرۇنقىسى بىلەن تېخى نىشانلانمىغان ۋە ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىرەر باغلىنىش ھاسىل بولمىغان ئىكەن، باشقىسىنىڭ ئۇنىڭغا سۆز سالدۇرۇشىغا ۋە نىشانلىنىشىغا يول بار دېمەكتۇر. شۇنىڭدەك، بۇ ئايال بىرىنچىسى بىلەن نىشانلىنىش جەريانىدا بىر ـ بىرى بىلەن يېقىندىن تونۇشۇشى ئارقىلىق ئىككىسىنىڭ تۇرمۇش قورۇپ بەختلىك بولۇشىغا ئىشەنچ ھاسىل بولمىغانلىق سەۋەبتىن ئۇلار بىر ـ بىرىدىن ۋاز كەچكەن بولسا، بۇ ۋاقىتتا باشقا بىرىنىڭ بۇ ئايالغا نىشانلىنىشى، ئۇنىڭمۇ قوبۇل قىلىشى جائىزدۇر.

ئەگەر ئىككىنچىسى (يەنى ئىككىنچى بولۇپ سۆز سالدۇرغۇچى) بۇ ئايالنى تەھدىد قىلىپ قورقۇتۇش ياكى ئۇنىڭغا بىرىنچىسىنى (يەنى بىرىنچى بولۇپ ئۇنىڭغا سۆز سالدۇرغان كىشىنى) يامان كۆرسىتىش ياكى باشقا چارىلەر ئارقىلىق ئۇنىڭدىن ۋازكەچكۈزۈپ ئۇنىڭ بىلەن ئۆزى نىشانلىنىش، ئاندىن ئۆيلىنىش مەقستى بىلەن سۆز سالدۇرغان بولسا، بۇ نە شەرئەتكە، نە ئىنسانىيەتچىلىككە ئۇيغۇن كەلمەيدىغان رەزىللىك ھەمدە مەككارلىقتۇر. شەرئەت تارازىسى بويىچە ئېيتقاندا، ھارامدۇر. چۈنكى، بۇ ھالەتتە ئىككىنچىسى بىرىنچىسىنىڭ نېسىۋىسىگە قول سالغان بولىدۇ. بۇنداق قىلىش ھەقسىزلىكتۇر. بۇ ماۋزۇدىكى ھارامدىن مەقسەت نىكاھنىڭ دۇرۇس بولمايدىغانلىقىنى ئىپادىلىمەيدۇ، بەلكى نىكاھ ئۇنىڭ شەرتلىرىنىڭ تولۇق بولۇشى شەرتى بىلەن جائىزدۇر. بىراق ئىككىنچىسى بىرىنچىسىنىڭ ھەققىگە تاجاۋۇز قىلغانلىقى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ دېگەنلىكتۇر. سەۋەبسىز ھالدا، ئىككىنچىسىنىڭ تەكلىپىنى قوبۇل قىلىپ بىرىنچىسىدىن ۋازكەچكەن ئايالمۇ ئۇنىڭغا ۋاپاسىزلىق قىلغانلىقى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ. چۈنكى مۇسۇلمانلىقنىڭ نىشانىسى ئەھدىسىگە ۋاپا قىلىشتۇر.

## 983ـسۇئال: خېرىدار بولۇپ بارغان كىشىنىڭ ئايال بىلەن خالى بىر يەردە قېلىشىنىڭ ھۆكمى

خېرىدار بولۇپ بارغان ئەرنىڭ، ئايال بىلەن بىر ئۆيدە ئىككىسى يالغۇز قېلىشى ياكى ئۇنى ئۆزىگە ھەمراھ قىلىپ باغچىدەك، ئايلىنىپ كېلىدىغان ئورۇنلارغا ئاپىرىپ كېلىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى شەرئەت قاراشتىن باشقا ئىشلارغا رۇخسەت قىلمىدى. خېرىدار بولۇپ بارغان ئادەم بىلەن ئايال ئىسلامنىڭ قارىشى بويىچە تېخى بىر ـ بىرىگە يات ھېسابلىنىدۇ. ئەرنىڭ يات بىر ئايال بىلەن ئايرىم بىر يەردە قېلىشى توغرا ئەمەستۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئەر بىلەن بىر ئايالنىڭ ئايرىم يەردە قېلىشىنى قاتتىق چەكلىگەن. ئەگەر ئايال بىلەن ئۇرۇق توغقانچىلىق مۇناسىۋىتى بولىسىمۇ مەھرىمى بولمىسا، ئۇنىڭ قېشىغا كىرىشتىن ئاگاھلاندۇرۇپ، «نامەھرەم ئايالّلارنىڭ يېنىغا كىرمەڭلار» دېدى.

## 984ـسۇئال: ئۆيلىنىشكە بەرگەن سۆزنى بۇزۇشنىڭ ھۆكمى

بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، ھەر ئىككى تەرەپ خېرىدار بولۇپ چاي ئىچىرۈپ توي قىلىشقا كېلىشىپ بولغاندىن كېيىن، چوقۇم توي قىلىشقا مەجبۇر ئەمەستۇر. يەنى ھەر ئىككى تەرەپ ئەگەر يېنىشىپ كېتىش ئۆزلىرىگە پايدىلىق دەپ قارىسا، ئۇلارنىڭ توي قىلىشقا

بەرگەن سۆزلىرىنى بۇزۇپ توي قىلىشتىن يېنىۋېلىش ھەققى بار. بەزى ئىنسانلار بۇ قاراشنى بىر پۇرسەت بىلىپ خېرىدار بولغان قىز بىلەن ئايرىم بىر يەردە يالغۇز قالغاندىن ۋە ئۇنىڭدىن خۇددى بىر ئەر ئايالىدىن پايدىلانغاندەك پايدىلانغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئەخلاقىنىڭ، مىجەز خاراكتېرىنىڭ ئۆزگە ياقمىغانلىقى ۋە ئۆزىنىڭ ئۇنداق قىز بىلەن ئۆي تۇتالمايدىغانلىقى باھانەسى بىلەن سۆزىدىن يېنىۋالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى چاي ئىچىرىلگەن قىزى بولسىمۇ بىر ئەرنىڭ بىر ئايال بىلەن ئايرىم بىر يەردە قېلىشىنى ھارام قىلدى.

## 985- سوئال: ئىددەت ئىچىدىكى ئاياللارغا نىشانلىنىش مەسىلىسى

ئىددەت تۇتقۇچى ئاياللار ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ:

1) بىر تالاق بىلەن تالاق قىلىنغان ئايال كىشى. بىر تالاق بىلەن ئېرىدىن ئايرىلغان ئايال كىشى گەرچە تالاق قىلىنغان بولسىمۇ، ئۇ، ئىددەت ۋاقتى تۈگىگەنگە قەدەر ئېرىنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ. ئىددەت توشقۇچىلىك بولغان ئارىلىقتا ئېرى ئۇنى خالىغان ۋاقىتتا نىكاھسىز قايتۇرۇپ ئالالايدۇ. ئىددەت ۋاقتى تۈگىگەندىن كېيىن، ئۇ ئايال ئېرىنىڭ زىممىسىدىن چىققان بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭغا سۆز سالدۇرۇش، نىشانلىنىش ۋە ئۆيلىنىش جائىزدۇر. ئەمما ئايال كىشى ئېرىنىڭ ئىددىتىدىن چىقىپ بولمىغىچە ئۇنىڭغا نىشانلىنىش ياكى رەسمى نىشانلانمىسىمۇ سۆز سېلىش قەتئىي جائىز ئەمەستۇر. چۈنكى بۇ ئايال ئېرىنىڭ ئىددىتىدىن چىقىپ بولمىغان ئىكەن، ئۇ ئېرىنىڭ زىممىسىدا بولغان بولىدۇ. بۇنىڭدا ئېرى بىلەن يارىشىپ قېلىشى ئۈچۈن پۇرسەتمۇ بار دېگەنلىكتۇر.

2) ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايال كىشى. ئىسلام دىنى كىشىلەرنىڭ ھېسسىياتلىرىغا ھۆرمەت قىلىدۇ. ئادەتتە ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايال كىشىگە ھامان بىراۋ خېرىدار بولسا، ئېرىنىڭ تۇغقانلىرى بىئارام بولىدۇ، بالىلىرى بولسا پەرىشان بولىدۇ. ئىسلام دىنى ئايال كىشىنىڭ ھەرقانداق كىشىگە ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ماتەم تۇتۇشنى قەتئىي چەكلىگەن بولسىمۇ، ئۇنى ئېرى ئۈچۈن 4 ئاي 10 كۈن ئىددەت تۇتۇشقا بۇيرۇغان. چۈنكى، ئەر ـ خوتۇنلۇق رىشتىسى ئالاھىدە مۇقەددەس بىر باغلىنىشتۇر. ئايال كىشىنىڭ ئېرىنىڭ يۈز ـ خاتىرىسىنى قىلماستىن، ئىددىتىنى توشقۇزماي تۇرۇپ ياتلىق بولۇش كويىدا بولۇشى نىكاھنىڭ مۇقەددەسلىكىگە پەرۋا قىلمىغانلىقىدۇر. بۇ ئىنسانىيەتچىلىكىمۇ ياتمايدۇ. شۇڭا ئايال كىشىنىڭ بۇ مۇددەت ئىچىدە (يەنى 4 ئاي 10 كۈنلۈك ئىددىتى ئىچىدە) باشقا ئەرلەر بىلەن نىشانلىنىشى ھارام قىلىنغان. ئەمما بۇ مۇددەت ئىچىدە ئۇنىڭغا سۆز سالدۇرۇشقا بولىدۇ.ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايالغا رەسمى نىشانلانماستىن سۆز سالدۇرۇش باشقىلارنىڭمۇ كۆڭۈللىرىنى رەنجىتىپ قويمايدۇ، چۈنكى ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايال ئىددەتتىن كېيىن بەرىبىر ياتلىق بولماي قالمايدۇ.

3) ئۈچ تالاق بىلەن تالاق قىلىنغان ئايال كىشى. ئۈچ تالاق بىلەن ئېرىدىن ئايرىلغان ئايال كىشىنىڭ ئىددىتى توشقىچىلىك بولغان ئارىلىقتا، باشقا ئەرلەرنىڭ ئۇنىڭغا سۆز سېلىشى ياكى نىشانلىنىشى جائىزدۇر. چۈنكى، ئۈچ تالاق بىلەن ئايرىلغان ئايال، ئېرى تالاق قىلغان ھامان ئۇنىڭ زىممىسىدىن پۈتۈنلەي چىقىپ كەتكەن بولىدۇ. ئۇنىڭ پەقەت ئۈچ قېتىم ئادەت كۆرۈپ پاكلىنىشلا قالغان بولىدۇ. بۇ ھالەتتە ئېرى ئۇنى يېڭىدىن نىكاھ قىلىش بىلەنمۇ ئۆزىگە قايتۇرۇپ ئالالمايدۇ. پەقەت ئۇ ئايال باشقا بىرىگە ئۆمۈرلۈك خوتۇن بولۇش نىيىتىدە نىكاھلىنىپ، كېيىن ئېرى ئۆلگەن ياكى ئايرىلغانغا ئوخشاش سەۋەبلەر بىلەن ئىككىنچى ئېرىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن،

بىرىنچى ئېرىگە يېڭى نىكاھ بىلەن قايتالايدۇ. شۇڭا ئۈچ تالاقنىڭ ئىددىتى ئىچىدىكى ئايال كىشىگە باشقىلارنىڭ سۆز سېلىشى ياكى نىشانلىنىشى جائىزدۇر.

**986- سۇئال: ئۆيلىنىشتىكى قىيىنچىلىقلار**

ئوغۇل ـ قىزلارنىڭ ۋاقتىدا ئۆيلىنەلمەي نۆۋەتتىكى تۇرمۇشتىن مەھرۇم قېلىشلىرىغا ۋە ئۇلارنىڭ تۈرلۈك رەزىل يوللارغا كىرىپ كېتىشلىرىغا سەۋەبكار ئاتا ـ ئانىلاردۇر، ئەلۋەتتە. بۇ خىل بالالارغا دۇچار بولماسلىقنىڭ ئەڭ ياخشى چارىسى توي چىقىملىرىنى ۋە قىزلارنىڭ مېھرىلىرىنى ئېغىرلاشتۇرۇۋەتمەسلىك، ئېھتىياجىغا قاراپ ئازغا كۆپايە قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

ئىنسان شۇنداق ھۆرمەتلىك مەۋجۇداتكى، ئۇ، پۇلغا سېتىپ ئېلىنمايدۇ. قىزلار دۇنيانىڭ ھەرقانداق بايلىقلىرىدىن ئەلۋەتتە قىممەتلىكتۇر. باشقىلار بىلەن رىقابەتلىشىش ياكى باشقىلارنىڭ نارازى بولۇشلىرىدىن قورقۇپ ياكى مال ـ دۇنيا تەمەسى بىلەن توي چىقىملىرىنى ئۆستۈرۈۋېتىش خاتادۇر. ئوغۇل ـ قىزلارنىڭ كېلەچىكىنى ۋە بەخت ـ سائادىتىنى ئويلاپ ئىش كۆرۈش كېرەك. پۇل ـ مال كىشىنى كۆپ ھاللاردا بەختلىك قىلالمايدۇ. ئائىلىنى پەقەت قانائەت، ئازغا رازى بولۇش، ئورتاق مۇھەببەتلا بېيىتالايدۇ ۋە بەختلىك قىلالايدۇ.

جەمئىيەتتىكى بەزى ئاڭسىز ۋە دىيانەتسىز كىشلەرنىڭ ئېيىپلىشىدىن ياكى ”قىزىنى بىكارغان بېرىۋەتتى“دېگەنگە ئوخشاش تېتىقسىز سۆزلەرنى تارقىتىشىدىن قورقماستىن، بەلكى ئەڭ ئاۋۋال ئاللاھتىن قورقىشىمىز كېرەك. ئاللاھنىڭ ئەمرىنى تۇتقان كىشى دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئېيىپلانمايدۇ ۋە خورلانمايدۇ.

## بەشىنچى باپ. نىكاھنىڭ شەرتلىرى ۋە ئەدەپلىرى

**987- سۇئال: نىكاھ قىلىش ئۆكۈمى**

نىكاھ ــ ئەر بىلەن ئايالنىڭ بىر ـ بىرىدىن ئورتاق مەنپەئەتلىنىش مەقسىتىدە بەختلىك بىر ئائىلىنى قۇرۇپ چىقىش ئۈچۈن ئىككىسىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى ئەر ـ ئاياللىق مۇناسىۋىتىنىڭ باغلىنىشى دېمەكتۇر. ئىسلام شەرىئىتىنىڭ كامىللىقىنىڭ بىر مىسالى شۇكى، ئۇنىڭدا، مەيلى ئىنسانلار ئارىسىدا يۈز بېرىپ تۇرىدىغان سودا ـ سېتىق مۇئامىلىلىرى بولسۇن، مەيلى ئامانەت قويۇش، قەرز بېرىش ۋە ئېلىش مۇئامىلىلىرى بولسۇن، ھەمدە باشقىمۇ مۇئامىلىلار بولسۇن، ئىنسانلار جەمئىيىتى ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولالمايدىغان ھەرقانداق بىر مۇئامىلە ئۈچۈن مۇئەييەن قانۇن ـ پرىنسىپلار بېكىتىلگەن. نىكاھمۇ يوقىرىقى مۇئامىلىلارنىڭ بىر تۈرى بولغانلىقتىن، ئۇنىڭدىمۇ مۇئەييەن قانۇن ـ پرىنسىپلار بار.

**988- سۇئال: نىكاھنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ شەرتلىرى**

نىكاھنىڭ توغرا بولىشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەر لازىم.

1- توي قىلىدىغان ئەر ۋە ئايالنىڭ بۇ تويغا رازى بولىشى. ئەگەر تويغا ئۇلارنىڭ ھەر ئىككىسى ياكى بىرى رازى بولمىسا، نىكاھ توغرا بولمىغان بولىدۇ. چۈنكى نىكاھ ئۇ ئىككىسى ئۈچۈندۇر. شۇڭا خۇددى سودا سېتىقتا ئوخشاش نىكاھنىڭ توغرا بولىشى ئۈچۈن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ توي قىلىشقا رازى بولىشى ئاساسلىق شەرتتۇر.

ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: تېخى ياتلىق بولمىغان بىر قىز پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ، دادىسىنىڭ ئۆزى خالىمايدىغان

بىرىگە مەجبۇرىي ياتلىق قىلغانلىقىنى ئېيتقانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ قىزغا (نىكاھنى بۇزۇۋېتىش ياكى قوبۇل قىلىش) ئىختىيارلىقىنى بەردى. (ئەبۇ داۋۇد 2096)

4133/2483 ـ ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: تۇل ئايالنىڭ ياتلىق بولۇش ياكى بولماسلىق قارارى ۋەلىيسىنىڭ قارارىدىن كۈچلۈكتۇر. ئەمما قىزلارنى ياتلىق قىلىشتىن بۇرۇن، ئۇلارنىڭ رازىلىقىنى ئېلىش كېرەك. قىز بالىنىڭ جاۋاب بەرمەي، سۈكۈت قىلىشى رازىلىق بىلدۈرگىنىدۇر. (مالىك 1114، مۇسلىم: 1421)

مەزكۇر ھەدىسلەر نىكاھنىڭ توغرا بولىشى ئۈچۈن ئايالنىڭ توي قىلىشقا رازى بولىشىنىڭ ئاساسلىق بىر شەرت ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

2ـ توي قىلماقچى بولغان ئايالغا بىر ئادەمنىڭ ئىگە بولىشى. كۆپ قىسىمدىكى ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىچە، نىكاھنىڭ توغرا بولىشى ئۈچۈن نىكاھ ئىشلىرىنى دادا ياكى چوڭ دادىغا ئوخشاش ئايالغا ئىگە بولغان ئادەم ئۈستىگە ئېلىشى شەرتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن كۆپ قىسىمدىكى ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىچە، نىكاھ ئىشلىرىنى توي قىلماقچى بولغان ئايالنىڭ ئۆزى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى توغرا ئەمەستۇر. ئەمما ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ كۆز قارىشىچە، بالاغەتكە يەتكەن قىز نىكاھ ئىشلىرىغا ئۆزى مەسئۇل بولۇپ ئۆزىنى ئۆزى ئەرگە بىرەلەيدۇ، شۇنىڭدەك يەنە ئۇ باشقا بىر ئايالنىڭ نىكاھ ئىشلىرىنى ئۈستىگە ئېلىپ ئۇنى ئەرگە بىرەلەيدۇ، ئۇ يەنە ئۆزىنى ئەرگە بېرىشكە خالىغان ئادەمنى تەيىن قىلىپ ۋەكىلمۇ قىلالايدۇ.

ئايالغا ئىگە بولىدىغان ئادەمنىڭ ئەر، ئەقلى ھۇشى جايىدا، بالاغەتكە يەتكەن مۇسۇلمان بىر ئادەم بولىشى شەرتتۇر. ئەگەر ئايالنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرىدىن شۇ سۈپەتتە بىرەر ئادەم تېپىلمىسا، ئۇ ئايالغا يۇرتنىڭ قازىسى ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ. قازى ئايالدىن رۇخسەت ئالغاندىن كېيىن ئۇنىڭ نىكاھ ئىشلىرىغا مەسئۇل بولىدۇ.

3ـ ئىككى گۇۋاھچى. نىكاھنىڭ توغرا بولىشى ئۈچۈن بالاغەتكە يەتكەن، ئەقىل ھۇشى جايىدا ۋە مۇسۇلمان ئىككى ئادەمنىڭ گۇۋاھچى بولىشى شەرتتۇر. گۇۋاھچىسىز قىلىنغان نىكاھ توغرا بولمايدۇ. بۇ كۆپ ساندىكى ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر. گۇۋاھچىنىڭ شەرت قىلىنىشى ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ھەق ھوقۇقلىرىنى ساقلاپ قېلىش ۋە نىكاھنى تېخىمۇ ئىشەنچىلىك قىلىش ئۈچۈندۇر. ئايالالارنىڭ گۇۋاھچىلىقى ئاستىدا قىلىنغان نىكاھ توغرا ئەمەس. چۈنكى ئاياللار ئادەتتە نىكاھ قىلىنغان سورۇنلارغا بارمايدۇ. ئەمما ھەنەپىي مەزھىپىنىڭ قارىشى بويىچە بىر ئەر ئىككى ئايالنىڭ گۇۋاھلىقى بىلەن قىلىنغان نىكامۇ توغرا بولىدۇ. گۇۋاھچىلار ھازىر بولمىغان نىكاھ، نىكاھ بولمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « سىلەر ئەر كىشىڭلاردىن ئىككى كىشىنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار. ئەگەر ئىككى ئەر كىشى يوق بولسا، سىلەر (ئادالەتتىگە، دىيانەتتىگە) رازى بولىدىغان كىشىلەردىن بىر ئەر، ئىككى ئايالنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار.» (بەقەرە سۈرىسى 282 ـ ئايەت)

**989ـ سۇئال: نىكاھقا مۇناسىۋەتلىك ئىشلار**

نىكاھتىن كېيىن تۆۋەندىكى ئۈچ نەرسە بەلگىلىنىدۇ:

1. مېھىر. مېھىر ـ نىكاھ سەۋەبى بىلەن ئەرنىڭ ئايالغا بېرىشكە تېگىشلىك بولغان مەلۇم مىقداردىكى ماددىي ھەق (پۇل) دېمەكتۇر. مېھىر بېرىشنى ئەر ـ ئايال ئىككىسى تويدىن بۇرۇن

شەرت قىلغان بولسۇن، ياكى شەرت قىلمىغان بولسۇن ھەر ھالەتتە ئەر كىشىنىڭ ئۇنى نىكاھتىن كېيىنلا ئايالىغا نەق ياكى يېرىمىنى نەق، يېرىمىنى نىسى بېرىشى لازىم.

2. نەفەقە. نەفەقە ـ ئەركىشىنىڭ تويدىن كېيىن ئايالىنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك ۋە باشقىمۇ بارلىق ماددىي ۋە مەنىۋى ئېھتىياجلىرىنى قامداش ۋەزىپىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىپ، ئۇنى ئىجرا قىلىشى دېمەكتۇر.

ئەر كىشى ئەگەر ئايالىنىڭ يوقىرىقى چىقىملىرىغا بېخىللىق قىلىپ ئۇنى جايىدا ئادا قىلمىسا، ئاللاھنىڭ ئالدىدا گۇناھكار بولىدۇ. بۇ ھالەتتە ئەگەر ئايالى ئۇنىڭ ئىقتىسادىدىن ئۆزىنىڭ ھاجىتىگە يېتەرلىك مىقدارنى ئۇنىڭغا كۆرسەتمەستىن ئالسىمۇ، ئۇنىڭغا گۇناھ بولمايدۇ. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ بارلىق چىقىملىرى ئېرىنىڭ زىممىسىدىدۇر. بۇھەقتە، ئەبۇ سۇفىياننىڭ ئايالى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇنىڭغا، ئېرىنىڭ باي تۇرۇپ بېخىللىق قىلىپ ئۇنىڭ ۋە باللىرىنىڭ چىقىملىرىنى تولۇق ئورۇنلاپ بەرمىگەنلىكىدىن شىكايەت قىلغان ھالدا، قانداق قىلىشى كېرەكلىكى توغرىسىدا سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنىڭغا، ”ئانداقتا، ئۆزىڭىز ۋە باللىرىڭىزنىڭ ئېھتىياجىغا يېتەرلىكىنى ئېرىڭىزگە كۆرسەتمەستىن ئالسىڭىز بولىدۇ.“دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

3. مىراس. مىراس ـ بىراۋ ۋاپات بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ مال ــ دۇنياسى ۋە باشقىمۇ ماددىي مەنپەئەتلىرىنىڭ ئۇنىڭ ۋارىسلىرىغا يۆتكىلىشى دېمەكتۇر. قانداقلا بىر كىشى بىر ئايالغا نىكاھلىنىشى بىلەن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا بىر ـ بىرىدىن مىراس ئېلىش ھوقۇقى بەلگىلەنگەن بولىدۇ. مىراس ـ بىراۋ ئۆلگەندىن كېيىن ئېلىنىدۇ. يەنى ئەر ـ ئاياللاردىن قايسىسى بۇرۇن ۋاپات بولسا، كېيىنكىسى ئۇنىڭ مىراسىنى ئالىدۇ. ھەتتا نىكاھلىنىپ بىر ـ بىرىگە يېقىنلاشماستىن بىرى ئۆلۈپ كەتكەن بولسىمۇ، كېيىنكىسى ئۇنىڭ مىراسىنى ئالىدۇ.

**990ـ سۇئال: مېھرىنىڭ مىقدارى مەسىلىسى**

مېھرىنىڭ مىقدارى: مېھىر مىقدارىنىڭ ئاز كۆپلىكىنىڭ چېكى يوقتۇر. مېھىر پەقەت ئەرنىڭ ئىقتىسادىي شارائىتىغا قاراپ بولىدۇ. تويدىن بۇرۇن ئەر تەرەپ بىلەن ئايال تەرەپ ئۆزئارا پۈتۈشكەن مېھىر مىقدارى ھېسابقا ئېلىنىدۇ. ئەگەر تويدىن بۇرۇن ئايال كىشىگە مېھىر بېرىشنى پۈتۈشمىگەن بولسا، ياكى پۈتۈشكەن بولسىمۇ ئۇنىڭ مىقدارىنى تەيىنلىمىگەن بولسا، بۇ ھالەتلەردە ئەر كىشى ئايالىغا شۇ شەھەردە ئادەت بولۇپ ئېقىۋاتقان مېھىر مىقدارىنىڭ ئۆلچىمى بويىچە مېھىر بېرىدۇ. چۈنكى مېھىر ــ ئايال كىشىنىڭ نىكاھ سەۋەبى بىلەن بەلگىلەنگەن تەبىئىي ھەققىدۇر. مېھىر مىقدارىنىڭ ئاددى، يېنىك بولغىنى ياخشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋسىيەسىمۇ مېھرىنى ئېغىر قىلىۋېتىپ تويىنى قىيىنلاشتۇرۇپ قويماسلىقتۇر. مېھىر ـ پۇل ـ مال بېرىش بىلەن ئادا تاپقىنىدەك، مەنىۋى مەنپەئەت بىلەنمۇ ئادا تاپىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر ساھابىنى ئۇ كەمبەغەل بولغاچقا، ئۇنىڭ ئايالىغا بېرىدىغان مېھرى بەدىلىگە، ئايالىغا قۇرئان ئۆگىتىشىنى شەرت قىلىش بىلەن ئۆيلەندۈرگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان.

**991ـ سۇئال: تويدىكى خوشاللىق تەنتەنىسى**

ئاۋۋال شۇنى بىلىش كېرەككى، ئىسلام دىنى ئىجتىمائىي ھاياتقا ئەڭ كۆپ ئەھمىيەت بېرىدىغان بىر دىن بولۇپ، باشقا دىنلارغا ئوخشاش تەركىيدۇنيالىقنى ۋە قاتتىقچىلىقنى تەرغىب قىلمايدۇ. بەلكى ئىسلام دىنى ئىجتىمائىي ھاياتتىكى ھەرقانداق ئىجابىي پائالىيەتلەرنى قەدىرلەيدۇ

ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىپ ئەھكاملارنى بەلگىلەيدۇ. توي ۋە باشقىمۇ ئىسلامىي بايرام كۈنلىرى بولسا خوشاللىقنى تەنتەنە قىلىشنى تەقەززا قىلىدىغان كۈنلەردۇر. بۇ باشقا غەم ــ قايغۇلۇق ۋە ماتەم كۈنلىرىگە ئوخشىمايدۇ. شۇڭا ماتەم كۈنلىرىدە كىشىلەرنى خوشاللىق تەنتەنىسى قىلىشقا تەشەببۇس قىلىشنىڭ مۇناسىپ بولمىغىنىدەك، توي كۈنلىرىدىمۇ كىشىلەرنى ئۆلۈمنى ياد ئېتىشكە، دوزاخ ئازابىدىن قورقۇشقا تەرغىب قىلىشمۇ ھەرگىز ھېكمەتلىك ئىش ئەمەستۇر. ھەرقانداق ئىشنىڭ ئۆزىگە لايىق قائىدە ــ يوسۇنلىرى باردۇر. توي كۈنلىرىدە خۇشاللىقنى تەنتەنە قىلىش، ھەممە بىردەك شادلىقنى ئىزھار قىلىش توي كۈنلىرىگە خاس قائىدە ــ يوسۇندۇر.

## 992ـ سۇئال: توينى نامايان قىلىش

ئىسلام دىنى بىزگە توينى نامايان قىلىش ۋە شۇ ئارقىلىق ئۇنى ئېلان قىلىشنى بۇيرۇيدۇ. مانا بۇـ ئىسلام دىنىدا مەنئىي قىلىنغان يولسىز نىكاھ بىلەن ئاللاھ ھالال قىلغان ھەقىقىي يوللۇق نىكاھنىڭ پەرقىنى ئايرىش ۋە ئاللاھنىڭ بۇ نېمىتىگە شۈكۈر ئىزھار قىلىش ئۈچۈن ئىدى. خەلقى ئالەمگە نامايان قىلىپ، ئېلان قىلىنمىغان نىكاھ باشقىلارنىڭ سۆز تارقىتىشىدىن ۋە يامان گۇمانلارنى قىلىشىدىن خالىي بولالمايدۇ.

تويلاردا ئاياللار ئايرىم، ئەرلەر ئايرىم ئورۇنلاردا بولغان ھالدا تەنتەنە قىلىشى كېرەك. ئاياللارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئايال جىنسلىرى ئارىسىدا ئەدەپ، ئەخلاقتا ئويغۇن شەكىلدە ناخشا، غەزەل ۋە شېئىرلارنى ئوقۇشلىرى ياخشى بولغاندەك، ئەرلەرنىڭمۇ ئۆزلىرىنىڭ ئەر جىنسلىرى ئارىسىدا شۇنداق قىلىشلىرى ياخشىدۇر. ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ (ئائىشە) ئەنسارىلاردىن بىرىنىڭ تويىدىن قايتىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئائىشە! تويدا تەنتەنە قىلمىدىڭلارمۇ؟ ئەنسارىلار ئويۇن تاماشانى ياخشى كۆرىدىغان خەلقتۇر دېگەن. (بۇخارى: 5163)

يوقىرىقىلاردىن باشقىمۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تويلاردا ناخشا ئېيتىش، چالغۇ ئەسۋاپلىرىنى چېلىش ئارقىلىق توينى نامايان قىلىشقا تەشەببۇس قىلغان ھەدىسلىرى كۆپتۇر. بۇ ھەدىسلارغا بىنائەن، توينى نامايان قىلىش ئۈچۈن ناخشا ئېيتىش، ئويۇن ـ تاماشا قىلىش ۋە چالغۇ ئەسۋابلىرىنى چېلىش جائىز بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئەۋزەلدۇر.

بۇنىڭ شەرتى، ئىسلام ئەخلاقىغا ئۇيغۇن ھالدا، پەزىلەتلىك بولۇشى ۋە كىشىلەرنى يامان ئوي ــ خىياللارغا تاشلايدىغان ئەدەپسىز سۆزلەردىن، ئەخلاقسىز ھەرىكەتلەردىن خالىي بولۇشىدىن ئىبارەتتۇر.

## 993ـ سۇئال: تويدا ناخشا ئېيتىش ۋە چالغۇ ئەسۋابلىرىنى چېلىش

توينى تەنتەنە قىلىش ئۈچۈن ناخشا ئېيتىش، ئۇنى ئاڭلاش ۋە چالغۇ ئەسۋاپلىرىنى چېلىش جائىزدۇر. خۇسۇسەن، توينى ئېلان قىلىش ئۈچۈن توي سورۇنلىرىدا ناخشا ئېيتىش ۋە چالغۇ ئەسۋاپلىرىنى چېلىش ياخشىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرىنى تويدا تەنتەنە قىلىشقا بۇيرىغانلىقى توغرۇلۇق ھەدىسلەر سابىت بولغان. ئەمما ئېيتىشقا ۋە ئاڭلاشقا رۇخسەت قىلىنغان ناخشىلارنىڭ مەزمۇنى كىشىلەرنى يامان ھەۋەسلەرگە چاقىرىدىغان، ئەدەپ ئەخلاققا تەسىر يەتكۈزىدىغان، ھاياسىز، ئەدەپسىز سۆزلەردىن خالىي ھالدا، ۋەتەننى، دىننى، مەرتلىكنى، پەزىلەتنى، ئاتا ـ ئانىنى ۋە مىللەتنى كۈيلەيدىغان ئېسىل سۆزلەردىن بولۇشى شەرتتۇر. چالغۇ ئەسۋاپلىرىنى چېلىشمۇ جائىزدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدە تويلاردا داپ چېلىناتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ ساھابىلىرىنى ئۇنىڭدىن توسمايتتى. ھەتتا ئۇنىڭ بىر قېتىم ئۆز ئۆيىدە (ئۇنىڭ ئايالى) ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ يېنىدا داپ چېلىپ ئولتۇرغان قىزلارنىمۇ ئۇنىڭدىن مەنئىي قىلمىغانلىقى، بەلكى ئۇلارنى تەشەببۇس قىلغانلىقى توغرىسىدا كۈچلۈك ھەدىسلەر رىۋايەت قىلىنغان. ناخشا ۋە چالغۇ ئەسۋاپلىرىنى ئۆز يولىدا قوللانسا نەتىجىسىمۇ ياخشى بولغىنىدەك، ئۇنى يامانلىققا يەنى كىشىلەرنى ئازدۇرغۇچى ھاۋايى ـ ھەۋەسلەرگە مۇپتىلا قىلىدىغان شەكىلدە قوللانسا، ئۇنىڭ نەتىجىسى زىيانلىق بولىدۇ. شۇڭا ئۇ، ئىسلام نەزەرىدىمۇ جائىز بولمايدۇ.

### 994ـسۇئال: قىزنى چىقىرىدىغان كېچىدە رىئايە قىلىنىدىغان ئەدەبلەر

ئىسلام دىنى قىزنى چىقىرىدىغان كېچىدە رىئايە قىلىش ئۈچۈن ئىنسانىنىڭ پاك تەبىئىتىگە ۋە گۈزەل ئەخلاقىغا ماس كېلىدىغان ئەدەبلەرنى يولغا قويىدى. بۇ ئەدەبلەرنىڭ ئەڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

قىزنى چىرايلىق كىيىندۇرۇش. قىزنى يىگىتكە چىقىرىپ بېرىدىغان كېچىسى ئۇنى چىرايلىق كىيىندۇرۇش سۈننەتتۇر. قىز ئۇ كېچىسى ئەڭ چىرايلىق كىيىم ۋە زىبۇ زىننەتلەر ئىچىدە چىقىرىلىپ بېرىلىشى لازىم.

4063/2437 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى نىكاھىغا ئالغاندا، مەن ئالتە ياشتا ئىدىم. كېيىن بىز مەدىنىگە كېلىپ، بەنى ھارىس ئىبنى خەزرەج مەھەللىسىگە ئورۇنلاشتۇق. مەدىنىگە كەلگەندىن كېيىن، تەپ كېسىلى بولۇپ قېلىپ، چاچلىرىم چۈشۈپ كەتكەنىدى. كېسەلدىن ساقايغاندا، قايتىدىن ئۆسۈپ يەلكەمگە چۈشتى. بىر كۈنى، دوستلىرىم بىلەن لىڭگىرتاختاق ئويناۋاتاتتىم. ئانام ئۇممۇ رۇمان كېلىپ مېنى چاقىردى، مەن ئانامنىڭ ئالدىغا باردىم، ئۇنىڭ مېنى نېمە مەقسەتتە چاقىرغانلىقىنى بىلمەيتتىم. ئانام مېنىڭ قولۇمدىن تۇتقان پېتى بىر ئۆينىڭ ئالدىغا ئېلىپ كەلدى. بەكمۇ تېز ماڭغانلىقىمىز ئۈچۈن، نەپسىم يېتىشمەي قالغانىدى. ئىشىك ئالدىدا بىر ئاز دەم ئېلىۋالغاندىن كېيىن، ئانام سۇ ئېلىپ، يۈزۈمنى ۋە بېشىمنى سۈرتتى، ئاندىن مېنى ھويلىغا ئېلىپ كىردى. ھويلىدا ئەنسارلاردىن بىر توپ ئايال بار ئىكەن، ئۇلار: خەيرلىك، بەرىكەتلىك ۋە مۇبارەك بولسۇن! دېيىشتى. ئانام مېنى ئۇلارغا تاپشۇرۇپ بەردى، ئۇلار ئۇستى ـ بېشىمنى تۈزەشتۈرۈشكە باشلىدى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم چاشگاھ ۋاقتى بىلەن كىرىپ كەلدى، مەن شۇ چاغدىلا بىر ئاز قورقۇشقا باشلىدىم. ئاياللار مېنى پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە تاپشۇرۇپ بېرىپ چىقىپ كەتتى. شۇ چاغدا توققۇز ياشتا ئىدىم. (بۇخارى: 3894)

مانا بۇ ھەدىس ئايال كىشىنىڭ ئۆزىنىڭ ئېرىگە ياسىنىشى ۋە زىننەتلىنىشى ئۈچۈن ئاياللارنى ياساندۇرۇشنى ۋە زىننەتلەشنى بىلىدىغان ئايالنىڭ قېشىغا بارسا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. لېكىن ئاياللارنى زىننەتلەيدىغان ئايالنىڭ مۇسۇلمان ئايال بولۇشى شەرتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلامدا كاپىر ئايالنىڭ مۇسۇلمان ئايالنى ياساندۇرۇشى ۋە زىننەتلىشى توغرا ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە ئاياللارنىڭ زىننەتلىنىش ئۈچۈن مەيلى مۇسۇلمان بولسۇن مەيلى كاپىر بولسۇن زىننەت ئىشىنى ئەرلەر قىلىدىغان يەرلەرگە بېرىشى توغرا ئەمەس.

**995ـسۇئال: ئايالنى ئاتا ئانىسىنىڭ ئۆيىدىن ئېرىنىڭ ئۆيىگە يۆتكەپ كېلىش مۇراسىمى**

ئىسلامدا ئايالنى ئاتا ئانىسىنىڭ ئۆيىدىن ئېرىنىڭ ئۆيىگە يۆتكەپ كېلىش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان ۋە رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك سۈننەت ۋە ئەدەب ئەخلاقلار بار. ئۇلارنىڭ ئەڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىلەردۇر.

1ـ تاماق تەييارلاش.

ئايالنى ئۆيگە يۆتكەپ كېلىش مۇراسىمىدا تاماق تەييارلاش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇيرۇغان ۋە ئۆزىمۇ قىلغان بىر سۈننەتتۇر.

تاماقنى تەييارلاشقا كەتكەن چىقىم ئەرنىڭ ئۈستىگە بولىدۇ. تاماقنى تەييارلاشقا ئەرنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرى ۋە ئۇنىڭ دوست بۇرادەرلىرى ياردەملىشىپ بېرىدۇ. شۇ كۈنى تاماق تەييارلاشتا ياردەملىشىش بىر يۇرتتا كۆرۈلگەن ماختاشقا تېگىشلىك ئېسىل بىر ئىشتۇر.

2ـ يىغىلىش.

يىغىلىش، قىزنى ئاتا ئانىسىنىڭ ئۆيىدىن يۆتكەپ ئېلىپ كەلگەندىن كېيىن ئوغۇل قىزنىڭ بىر يەرگە جەم بولغانلىق مۇناسىۋىتى بىلەن بولىدىغان يىغىلىشتۇر. بۇ ھەممە ئادەم خوش خوراملىققا تولىدىغان چاغدۇر. ئۆيلەنگەنلەرنى تەبرىكلەش سۈننەتتۇر.

4112/2469 ـ ھەسەن (بەسرى)دىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئەقىل ئىبنى ئەبۇ تالىب جەسىم قەبىلىسىلىك بىر ئايالغا ئۆيلەندى، بىرەيلەن ئۇنى تەبرىكلەپ: ھۇزۇر ھالاۋەتلىك ۋە كۆپ پەرزەنتلىك ھايات كەچۈرۈڭلار ! دېگەندى، ئۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدەك: اللە تويۇڭلارنى خەيرلىك ۋە مۇبارەك قىلسۇن دەڭلار ! دېدى. (نەسائى 3371)

4113/2470 ـ ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆيلەنگەنلەرنى تەبرىكلىمەكچى بولسا: اللە تائالا بۇنى ساڭا خەيرلىك ۋە بەرىكەتلىك قىلسۇن. ئىككىڭلارنى ياخشىلىق ئۈستىگە جەم قىلسۇن! دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇد 2130)

ئىسلام دىنى بۇ يىغىلىشتا قىزنى يېڭى ئۆيگە كۆندۈرۈش ۋە توينىڭ زىننىتى ئۈچۈن گۇناھلاردىن يىراق بولغان ئويۇن تاماشىلارنى ئۆتكۈزۈشكە رۇخسەت قىلدى.

2466/ 4108 ـ ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇ (ئائىشە) ئەنسارىلاردىن بىرىنىڭ تويىدىن قايتىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئى ئائىشە! تويدا تەنتەنە قىلمىدىڭلارمۇ؟ ئەنسارىلار ئويۇن تاماشانى ياخشى كۆرىدىغان خەلقتۇر دېگەن. (بۇخارى: 5163)

**996ـ سۇئال: ئاۋۋالقى ئۇچرىشىش**

بۇ ماۋزۇدىكى ئاۋۋالقى ئۇچرىشىش ـ ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتىدىكى دەسلەپكى ئۇچرىشىش كېچىسى دېمەكتۇر. بۇ كېچە يېڭى ئەر ـ خوتۇنلار ئۈچۈن تولىمۇ ئەھمىيەتلىك كېچىدۇر.

مەلۇمكى، قىز بىلەن يىگىت بۇ كېچىگە كۆپلىگەن مەسئۇلىيەتلەرنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان يېڭى ھەم مەڭگۈلۈك بىر ھاياتقا قەدەم قويۇش ئىستىكى ئىچىدە، كۆپلىگەن شىرىن خىياللار بىلەن كىرىدۇ. بۇ، ئىنسانلار ئارىسىدىكى تەبىئىي ئەھۋال. لېكىن قىسمەن ھاللاردا، تۇيۇقسىزدىن ئەمەلىيەت تەسەۋۋۇر قىلغاندەك چىقماي قالىدۇ. بىر ـ بىرىدىن نەپرەتلىنىش كەيپىياتلىرى يۈز

بېرىدۇ. شۇڭا بۇ ئىككىسى ئوتتۇرسىدىكى ماسلىشىش ۋە رىغبەتلىنىشنىڭ ئورتاق بولۇشى ۋە مۇھەببەتنىڭ تۇنجى داستانىنىڭ يېزىلىشى ئۈچۈن، بۇ كېچىدە ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىنىڭ بىر ـ بىرىنىڭ كۆڭلىنى چۈشىنىشى، ئۆزئارا ئىللىق، يۇمشاق ۋە ئاڭلىق مۇئامىلىدە بولۇشى ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولغىلى بولمايدىغان تولىمۇ مۇھىم ئىشلاردۇر.

**997ـ سۇئال: يېقىنچىلىقنىڭ مۇقەددىمىلىرى**

دۇنيادا ھەرقانداق بىر ئىشنىڭ مۇقەددىمىسى بولىدۇ. نەتىجىلەرنىڭ غەلىبىلىك بولۇپ چىقىشى مۇقەددىمىلەرنىڭ توغرا بولىشىغا باغلىقتۇر. شۇنداق ئىكەن، ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتتىكى جىنسىي ئالاقىنىڭمۇ مەلۇم مۇقەددىمىلىرى باردۇر.

ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتتىكى سائادەتنىڭ ئاساسى ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ جىنسىي ئالاقىدا بىر ـ بىرىدىن تېگىشلىك ئېھتىياجلىرىنى ئالالىشىغا باغلىقتۇر. كۆپلىگەن ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ ئۆيلىنىپ ئۇزۇن ئۆتمەيلا بىر ـ بىرىدىن نەپرەتلىنىپ ئاجرىشىشى، بەزىلىرىنىڭ چارىسىزلىكتىن بەختسىز ھالدا، بۇ تۇرمۇشنى داۋام قىلدۇرۇشقا مەجبۇر بولىشىنىڭ سەۋەبى كۆپىنچە، جىنسىي ئالاقىدا ئۇلارنىڭ ئۆزئارا ماسلىشىش ھاسىل قىلالمىغانلىقى، نەتىجىدە تېگىشلىك ئېھتىياجىنى ئالالمىغانلىقىدىن بولىدۇ. شۇڭا، جىنسىي ئالاقىنىڭ ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسىگە كۆڭۈللۈك بولۇشى ئۈچۈن ئۇنىڭ مۇقەددىمىلىرىگە رىئايە قىلىشى ئىنتايىن مۇھىمدۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. زىننەتلىنىش ۋە خۇشبۇي قوللىنىش

خۇشبۇي قوللىنىش بىلەن زىننەتلىنىش ھەرقانداق كىشىنىڭ كامالىتى ۋە گۈزەللىكى، بولۇپمۇ ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ بەخت ـ سائادىتى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولۇشقا بولمايدىغان مۇھىم ئىشتۇر. زىننەت كۆز ئۈچۈن سائادەت بېغىشلايدۇ، چۈنكى كۆز زىننەتلىك، گۈزەل شەيئىلەرگە باقىنىدا سائادەت ھېس قىلىدۇ.

خۇشبۇي بۇيۇملىرى ئىنساننىڭ مەنىۋىيىتى ئۈچۈن سائادەت بېغىشلايدۇ، چۈنكى كىشىلەر خۇشبۇيلارنى پۇرىغاندا بىر خىل راھەت ۋە سائادەت ھېس قىلىدۇ. شۇڭا ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى جۈمە، ھېيت نامازلىرى ۋە ئۇلاردىن باشقىمۇ توپلىشىپ ئاممىۋى ھالدا قىلىنىدىغان پائالىيەتلەرگە بېرىشتىن بۇرۇن خۇشبۇي قوللىنىشقا بۇيرۇيدۇ. مانا بۇـ مۇسۇلمانلارنىڭ بىر ـ بىرىنىڭ نەزەرىدە چىرايلىق، ئېسىل، پاكىز، يېقىملىق كۆرۈنۈشى ۋە بىر ـ بىرىنى يېقىمسىز ھىدلىرى بىلەن نەپرەتلەندۇرۇپ قويماسلىقى ئۈچۈن ئىدى.

خوتۇن كىشى ئېرى ئۈچۈن ھەر ۋاقىت زىننەتلىنىشكە ۋە خۇشبۇي قوللىنىشقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىشى لازىم. بولۇپمۇ ئەر ـ خوتۇن يېقىنچىلىق قىلىشتىن بۇرۇن زىننەتلىنىش ۋە خۇشبۇي قوللىنىشنى قەتئى ئۇنۇتماسلىقى كېرەك. ئايال كىشىنىڭ زىننەتلىنىشى ۋە خۇشبۇي قوللىنىشى ئېرىنىڭ كۆڭلىنى ئۆزىگە جەلب قىلىشى ۋە ئۇنىڭ ھەۋىسىنى قوزغىتىشى ئۈچۈن ئالاھىدە ياردەمچىدۇر. زىننەتلەنمىگەن، خۇشبۇي قوللانمىغان ۋە يۇيۇنۇپ بەدىنىنى پاكىز تۇتمىغان ئايال كىشى تېزلا ئېرىنىڭ نەپرىتىگە ئۇچرايدۇ. ئەر كىشىمۇ شۇنداق.

2. بىر ـ بىرىنىڭ كۆڭلىنى جەلب قىلىش

ئەر ـ خوتۇنلار يېقىنچىلىق قىلىشتىن بۇرۇن بىر ـ بىرىنىڭ كۆڭلىنى جەلب قىلىشقا تىرىشىشى تولىمۇ ئەھمىيەتلىك ئىشتۇر. ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ بىر ـ بىرىنىڭ كۆڭلىنى ئۆزىگە جەلب قىلىشى بىر ـ بىرىگە ماسلاشقان ھەرىكەتلىرى ۋە گۈزەل سۆزلىرى ئارقىلىق كۆڭۈل ئېچىشى بىلەن ئەمەلگە

ئاشىدۇ.

ھەرىكەتلەر ئارقىلىق كۆڭۈل ئېچىش دېگىنىمىز: ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ بىر ـ بىرىگە بولغان رىغبىتىنى ۋە سۆيگۈسىنى ئىزھار قىلىدىغان ھەرىكەتلەردە بىر ـ بىرىگە ماسلىشىشى دېمەكتۇر.

سۆز ئارقىلىق كۆڭۈل ئېچىش دېگىنىمىز: ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ بىر ـ بىرىگە بولغان ئىشتىياقىنى ۋە مۇھەببىتىنى سۆز ئارقىلىق ئېيتىشىش بىلەن بىر ـ بىرىنىڭ كۆڭلىنى ئېلىشى دېمەكتۇر. يۇقىرىقى مۇقەددىمىلەردىن مەقسەت، ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ ھەۋەسلىرىنى قوزغىتىش بولۇپ، نەتىجىدە ئورتاق لەززەت ھاسىل قىلىش ئۈچۈندۇر.

**998ـ سۇئال: ئايال كىشىلەرنىڭ زىننەتلىرى**

ئايال كىشىلەرنىڭ ئالتۇن ۋە باشقىمۇ قىممەتلىك مەدەنلەردىن ياسالغان ئېسىل زىننەت بۇيۇملىرى بىلەن ياسىنىشى، ئۇپپا، ئەڭلىك، ئەتىر، ئوسما قاتارلىق بۇيۇملارنى قوللىنىشى، چاچلىرىنى گۈزەل، يارىشىملىق تارىشى، بېقىنلىرىدىكى ۋە پۇتلىرىدىكى تۈكلەرنى يوقىتىپ تۇرۇشى ۋە بۇ ئەزالارنى خۇشبۇي تۇتۇشى، بەدەنلىرىنى پاكىز تۇتۇشى، بولۇپمۇ ئىغىزلىرىنى ئالاھىدە پاكىز تازىلاپ تۇرۇشى، چىشلىرىدا پۇراقنىڭ ھىدىنى قويماسلىقى ۋە سەمرىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىپ، بەدەن لاياقىتىگە ئەھمىيەت بېرىشى قاتارلىقلاردۇر.

ئايال كىشى يۇقىرىقى زىننەت ۋە خۇشبۇيلارنى پەقەت ئېرى ئۈچۈنلا قوللىنىشى لازىم. ئۆزىنىڭ ئېرىدىن باشقىسى ئۈچۈن زىننەتلەنگەن ئايال كىشى گۇناھكار ئايالدۇر. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ زىننەتلىنىشى ۋە خۇشبۇي قوللىنىشى ئېرى ئۈچۈن مەنئى مەنپەئەت ۋە سائادەت بېغىشلايدۇ. بۇنداق مەنپەئەت بىلەن سائادەتنى ئۆزىنىڭ ئېرىدىن باشقىسى ئۈچۈن بېغىشلايدىغان ئايال كىشى ئىنساپسىز، رەزىل ئايالدۇر. ئايال كىشى ئەڭ ئاۋۋال ئېرىنىڭ كۆزىگە گۈزەل، ئېسىل ۋە يارىشىملىق كۆرۈنىشى ئۈچۈن ئەھمىيەت بېرىش لازىم. بۇنداق قىلمىغاندا، ئاخىرقى ھېسابتا زىياننى ئۆزى تارتىدۇ. ئەر كىشىلەرمۇ ئاياللىرى ئۈچۈن زىننەتلىنىشى ۋە خۇشبۇي قوللىنىشى مۇھىمدۇر.

**999ـ سۇئال: ئەر كىشىنىڭ زىننىتى**

ئەركىشىنىڭ زىننىتى ـ چېچىنى پاكىز تۇتۇشى، بۇرۇتلىرىنى تەكشەپ تەكشى تۇتۇش، ساقىلى بولسا ئۇنى پاكىز، ئېسىل تۇتۇشى، ئېغىزىنى ۋە ئىككى قولتۇقىنى پاكىز، خۇشبۇي تۇتۇشى، ئۆزىنىڭ ئەرلىكىگە يارىشا لاياقەتلىك بولۇشقا تىرىشىشى ۋە باشقىلار قاتارلىقلاردۇر.

**1000ـ سۇئال: يېقىنچىلىقنىڭ ئەدەپلىرى**

1) توي كېچىسى يىگىت قىزنىڭ قېشىغا كىرگەن ۋاقتىدا، ئۇنىڭ قىزنىڭ پېشانىسىگە قولىنى قويۇپ تۇرۇپ، «ئى ئاللاھ، مەن سەندىن بۇ قىزنىڭ ياخشىلىق تەرىپىنى ۋە سەن ئۇنىڭدا ياراتقان ئۇنىڭ ياخشى خىسلىتىنى تىلەيمەن، مەن ساڭا سېغىنىپ ئۇنىڭ يامانلىق تەرىپىدىن ۋە سەن ئۇنىڭدا ياراتقان ئۇنىڭ يامان خىسلىتىدىن پاناھ تىلەيمەن» دېگەن دۇئانى قىلىشى مۇستەھەپتۇر.

2) يىگىتنىڭ ئالدىراپ كەتمەسلىكى ۋە ئۆزىنىڭ ھەۋەسىنىلا كۆزلىمەستىن، قارشى تەرەپنىڭ ھېسسىياتىغا قاراپ ئىش كۆرۈشى ۋە يۇمشاق، سىلىق، ئاڭلىق مۇئامىلىدە بولۇشى ئىنتايىن زۆرۈردۇر.

3) قىزنىڭ يىگىتكە قارشى ھېسسىياتسىز ۋە ھەۋەسسىز بولۇۋالماسلىقى. بەلكى، ئۇنىڭ رىغبىتىگە ماسلىشىشى مۇھىمدۇر. چۈنكى قىزنىڭ ھېسسىياتسىز بولۇۋېلىشى يىگىتنىڭ كۆڭلىنى ۋە ھەۋىسىنى سۇغۇتۇپ قويۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. مانا بۇ ئىش كۆپ ھاللاردا ئۇلارنى ئاجرىشىش

ياكى بەختسىز هالدا ياشاشقا مەجبۇر قىلىدۇ. چۈنكى بۇ كېچە ئەر ـ خوتۇنلۇق هاياتىنىڭ باشلىنىش كېچىسى. باشلىنىشى كۆڭۈللۈك بولغان ھەرقانداق بىر ئىش ئومۇمەن، ئاخىرىغىچە كۆڭۈللۈك بولىدۇ. باشلىنىشتا كۆڭۈلسىزلىك بىلەن باشلانغان ئىش كۆپ ھاللاردا ئاخىرىغىچە كۆڭۈللۈك بۇلالمايدۇ. چۈنكى دەسلەپكى كۆڭۈلسىزلىكلەر كېيىنكى تۇرمۇشنىڭ بەختلىك ئۆتۈشىگە قىسمەن نوقسان يەتكۈزمەي قالمايدۇ.

4) يىگىتنىڭ قىزنىڭ ئۆز رىغبىتى بىلەن ئۇنىڭغا يېقىنلىشىشىنى كۈتمەسلىكى لازىم. ئۇلار گەرچە بىر ـ بىرى بىلەن مۇھەببەتلىشىپ توي قىلغان تەقدىردىمۇ، قىز ھەرگىزمۇ ئۆزىچە ئۇنىڭغا يېقىنلاشمايدۇ. چۈنكى قىزلار ئۇياتچان كېلىدۇ. شۇڭا يىگىتنىڭ ئۆزى يېقىنلىشىشى ۋە خىجىل بولماسلىقىغا توغرا كېلىدۇ.

5) يىگىتنىڭ قىز بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن ئىلگىرى ئۇنى قۇچاقلاش، ئۇنىڭ بىلەن ئوينۇشۇش، شىرىن شىكەر سۆزلەرنى قىلىش، چىمدەش ۋە سۆيۈش ئارقىلىق ئۇنىڭ ھېسياتىنى قوزغىشى مۇستەھەپتۇر.

6) جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش ئۈچۈن يالىڭاچلىنىشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن باشلايمەن، ئى ئاللاھ ! بىزنى شەيتاندىن يىراق قىلغىن، شەيتاننى بىزگە بەرگەن نېمەتتىڭدىن يەنى بىزگە بېرىدىغان بالىدىن يىراق قىلغىن، دەپ دۇئا قىلىشى سۈننەتتۇر.

2472/ 4115 ـ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئايالى بىلەن بىر يەردە بولماقچى بولغان كىشى (بىر يەردە بولۇشتىن بۇرۇن): "اللەنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن. ئى الله! بىزدىن شەيتاننى يىراق قىلغىن، بىزگە ئاتا قىلىدىغان پەرزەنتىمىزدىن شەيتاننى يىراق قىلغىن!" دېسە ۋە شۇ جىمادا ئۇ ئىككىسىگە بىرەر پەرزەنت ئاتا قىلىنسا، ئۇ بالىغا شەيتان ھەرگىز زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. (مۇسلىم: 1434)

7) ئەر كىشى ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن چاغدا تاكى ئايالىنىڭمۇ ئۆزىنىڭ شەھۋىتىنى قاندۇرۇپ لەززەتكە ئېرىشكەنلىكىنى سەزگەنگە قەدەر جىنسىي ئەزاسىنى ئۇنىڭدىن تارتىۋالماسلىقى مۇستەھەپتۇر.

8) جىنسىي مۇناسىۋەتنى يېپىنچىدىن پۈتۈن ئېچىلىپ تۇرۇپ ئۆتكۈزۈش مەكرۇھتۇر.

9) ئەر ئايال جىنسىي مۇناسىۋەتنى باشقىلار ئۇلارنى كۆرۈپ قالىدىغان ياكى شۇنداق ئىش قىلغانلىقىنى ئاڭلاپ قالىدىغان يەردە قىلماسلىقى لازىم. ئەر ئايالنى كىشىلەرنىڭ ئالدىدا سۆيمەيدۇ ياكى قۇچاقلىمايدۇ. چۈنكى بۇنداق قىلىش سۈپەتكە دەخلى يەتكۈزىدۇ.

10) ئەرنىڭ ئۆزىنى پاكىزلىشى ئۈچۈن ئايال كىشىنىڭ يېنىدا بىر پارچە لاتىنى ساقلىشى مۇستەھەپتۇر.

11) ئەر ئايالى بىلەن بىر قېتىم جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ بولغاندىن كېيىن شۇ كېچىنىڭ ئۆزىدە يەنە تەكرار جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەكچى بولسا، يۇيۇنمىسىمۇ بولىدۇ. لېكىن كىچىك تاھارەت ئېلىۋېتىش مۇستەھەپتۇر. چۈنكى تاھارەت ئۇنى تېخىمۇ روھلاندۇرىدۇ ۋە ئۇنىڭ پاكىزلىقىنى ئاشۇرىدۇ.

12) ئەر كىشىنىڭ ئايالىنىڭ بارلىق ئەزا ۋە پۈتۈن جىسمىدىن پايدىلىنىشى ۋە ھۇزۇرلىنىشى

توغرىدۇر. لېكىن ئەر كىشىنىڭ ئايالىنىڭ ئارقا تەرەت يولىغا جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى توغرا ئەمەس. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلغان:

**نِسَاؤُكُمْ حَرْثٌ لَكُمْ فَأْتُوا حَرْثَكُمْ أَنَّى شِئْتُمْ وَقَدِّمُوا لِأَنفُسِكُمْ وَاتَّقُوا اللَّهَ وَاعْلَمُوا أَنَّكُمْ مُلَاقُوهُ وَبَشِّرْ الْمُؤْمِنِينَ**

ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن خۇددى ئېكىنزارلىقتۇر، ئېكىنزارلىققا خالىغان ھالەتتە كېلىڭلار، ئۆزۈڭلار ئۈچۈن ئالدىنئالا ياخشى ئەمەل تەييارلاڭلار، ئاللاھدىن قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى، سىلەر ئاللاھنىڭ ئالدىغا بارىسىلەر، مۆئمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خوش خەۋەر بەرگىن [بەقەرە سۈرىسى 223 ـ ئايەت]

13) ئەرنىڭ ياكى ئايالنىڭ بىر ـ بىرىنىڭ ئارىسىدا بولغان گەپ سۆزلەرنى ۋە ئىشلارنى كىشىلەرگە سۆزلىمەسلىكى لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنداق قىلىشتىن توستى.

**1001ـ سۇئال: ئاياللارنىڭ ئاياللىق ھاللىرى**

ئاياللاردا ئۆزلىرىگە خاس تۆت ھال بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. ئايلىق ھالى. ئاياللارنىڭ ئايلىق ھالى ــ ئايلىق ئادەتنىڭ قېنىنى كۆرۈش يېشىدىكى ئايال كىشىنىڭ كېسەللىكتىن ئەمەس، بەلكى ئايلىق ئادىتى بويىچە، بالاياتقۇسىدىن ئايلىق قېنىنىڭ كېلىشى دېمەكتۇر. ئاياللاردىكى ئايلىق ئادەت كۆرۈش مۇددىتىنىڭ ئېزى ئۈچ كۈن،كۆپى ئون كۈن بولۇپ، نورمال بولغىنى بەش بىلەن يەتتە كۈننىڭ ئارىسىدا بولىدۇ. ئاياللار ئايلىق ئادىتىنى كۆرگەن مۇددىتى ئىچىدە ناماز ئوقۇشتىن، روزا تۇتۇشتىن، مەسچىتكە كىرىشتىن، قۇرئان ئوقۇشتىن ۋە ئۇنى تۇتۇشتىن چەكلىنىدۇ. ئادىتىدىن پاكلانغاندىن كېيىن غۇسلە قىلىشى پەرزدۇر. ئايال كىشى ئادىتىدىن پاكلانغاندىن كېيىن، ئادەت كۆرگەن كۈنلىرىدە تۇتالمىغان رامىزان روزىسىنىڭ قازاسىنى تۇتىدۇ. ئەمما ئوقۇيالمىغان نامازلىرىنىڭ قازاسىنى ئوقۇمايدۇ. چۈنكى بۇ، كەچۈرۈم قىلىنغان ئىبادەتتۇر. ئايال كىشىلەر ئۆزلىرىدىن كەلگەن قىزىل، سېرىق قاننى كۆرگىنىدىن كېيىن ئۆزلىرىنىڭ ئادەت كۆرگەنلىكىنى، ئاق سۇنى كۆرگىنىدىن كېيىن، ئادەتتىن پاكلانغانلىقىنى بىلىدۇ.

2. تۇغۇتلۇق ھالى. ئاياللارنىڭ تۇغۇتلۇق ھالى ـ ئۇلارنىڭ تۇغۇتنىڭ قېنىدىن پاكلانغىچىلىك بولغان جەريانى دېمەكتۇر. ئاياللارنىڭ تۇغۇتلۇق ھالىدىكى مۇددىتىنىڭ ئېزى بىر قانچە مىنۇتلا، كۆپى 40 كۈن بولىدۇ. تۇغۇتلۇق ئايالمۇ قاندىن پاكلانغىچىلىك، ئادەت كۆرگەن ئايالغا ئوخشاش، ناماز ئوقۇشتىن، روزا تۇتۇشتىن، مەسچىتكە كىرىشتىن، قۇرئان ئوقۇشتىن ۋە ئۇنى تۇتۇشتىن چەكلىنىدۇ.

3. ئۆزۈرلۈك ھالى. ئاياللارنىڭ ئۆزۈرلۈك ھالى ــ ئايلىق ئادەت كۆرۈش مۇددىتىدە، ئۈچ كۈندىن ئاز ياكى ئون كۈندىن كۆپ، تۇغۇتلۇق مۇددىتىدە،40 كۈندىن كۆپ، قىزلاردا توققۇز ياشقا تولۇشتىن بۇرۇن، چوڭلاردا ئادەت كۆرۈش يېشىدىن ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ بالاياتقۇلىرىدىن قان كېلىشى دېمەكتۇر. كۆپ ھاللاردا بۇخىل قان بىرقانچە كۈن، ھەتتا بىرقانچە ئاي داۋام قىلىدۇ. بۇخىل ھالەت ئايال كىشىنىڭ كېسەللىكىدىن بولىدۇ.

ئاياللار ئۆزۈرلۈك ھاللىرىدا، يوقىرىقى ئىككى ھالدا چەكلەنگەن ئىبادەتلەردىن چەكلەنمەيدۇ. بەلكى قان توختىماي ئېقىپ تۇرغان ھالدىمۇ، ھەر ناماز ئۈچۈن يېڭى تاھارەت ئېلىپ نامازلىرىنى

تولۇق ئوقۇيالايدۇ، قۇرئان تىلاۋەت قىلالايدۇ. غۇسلە قىلىشى لازىم كەلمەيدۇ. نامازدىن كېيىنلا تاھارىتى سۇنغان بولىدۇ.

4. ھامىلدارلىق ھالى. ھامىلدارلىق ھالى ــ ئاياللارنىڭ ئېغىر ئاياق بولغان (بالا كۆتۈرگەن) ئايلىرى دېمەكتۇر. ئاياللار بۇ ھاللىرىدا، نورمال چاغلىرىدا قىلىدىغان ئىبادەت ۋە باشقا پۈتۈن ئىشلىرىدىن چەكلەنمەيدۇ.

**1002ـ سۇئال: ئاياللارغا ئۇلارنىڭ ئاياللىق ھاللىرىدا يېقىنچىلىق قىلىش مەسىلىسى**

بۇ ماۋزۇ تۆۋەندىكى ئىككى مەسىلىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1. ئايلىق ۋە تۇغۇتلۇق ھالىدىكى ئاياللارنىڭ قېنى توختاپ، تولۇق پاكلانمىغىچىلىك، ئۇلار بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش قەتئىي ھارامدۇر. بۇھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئى (مۇھەممەد) ئۇلار سەندىن ئادەت توغرۇلۇق سورايدۇ (يەنى ئادەت كۆرگەن ئايال بىلەن جىنسىي ئالاقە قىلىشنىڭ دۇرۇسلىقى ياكى دۇرۇس ئەمەسلىكى توغرۇلۇق سورايدۇ)، ئېيتقىنكى، ئۇ زىيانلىقتۇر (يەنى ئادەت كۆرۈۋاتقان مەزگىلدە جىنسىي ئالاقە قىلىش ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسىگە زىيانلىقتۇر)، ئادەت مەزگىلىدە ئاياللاردىن نېرى تۇرۇڭلار(ئادەتتىن) پاك بولغىچە ئاياللارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار. پاك بولغاندىن كېيىن ئۇلارغا ئاللاھ بۇيرىغان جايدىن يېقىنلىشىڭلار.» (بەقەرە سۈرىسى 222ـ ئايەت)

بۇئايەت، تۇغۇتلۇق ھالىدىكى ئايال كىشىنىڭ مەسىلىسىنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەتتىن مەنئىي قىلىنىشىغا سەۋەب بولغان نەرسە ھەر ئىككى ھالەتتە ئۇنىڭدىن كەلگەن قاندىن ئىبارەتتۇر.

2. ئۆزلۈرلۈك ۋە ھامىلدارلىق ھالىدىكى ئاياللار بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەتتە بولۇش مۇتلەق جائىزدۇر. ئاياللارنىڭ بۇخىلدىكى ھاللىرى ئۇلارنى جىنسىي مۇناسىۋەتتە بولۇشتىن ۋە ئىبادەتلەرگە داۋام قىلىشتىن توسالمايدۇ. لېكىن ھامىلدار ئاياللار تۇغۇتىغا يېقىنلاشقان ئايلاردا ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلمىغان ياخشىدۇر.

**1003ـ سۇئال: ھازىرقى زامان ئالىملىرىنىڭ ھەيىزدار ئاياللارغا يېقىنلىشىشنىڭ زىيىنى توغرىسىدىكى ئىلمىي يەكۈنلىرى**

سەئۇدى ئەرەبىستانلىق ئىچكى كېسەللىكلەر مۇتەخەسسىسى مەشھۇر ئالىم دوكتۇر مۇھەممەد ئەلى ئادەت كۆرۈش مەزگىلى ئىچىدىكى ئايال كىشى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنىڭ ھەر ئىككى تەرەپكە بولغان زىيىنى ھەققىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ: "ئايال كىشى ئادەت كۆرگەن كۈنلىرىدە، ئۇنىڭ بالاياتقۇسى پۈتۈنلەي ئېچىلىش نەتىجىسىدە، ئۇنىڭ ئايلىق قېنى ئېقىپ تۇرىدۇ. تىببى تەرەپتىن مەلۇمكى، قان مىكروبلارنى يېتىشتۈرۈشنىڭ ئەڭ مۇناسىپ مۇھىتىدۇر. ئايال كىشى ساق ۋاقتىدا ئۇنىڭ جىنسىي ئورگىنىدىن مىكروبلارنى ئۆلتۈرىدىغان بىرخىل سۇ ماددىسى چىقىپ تۇرغانلىقتىن، ئۆزى ۋە ئۇنىڭغا يېقىنلاشقان كىشى مىكروپنىڭ زىيىنىدىن ساقلىنىپ قالالايدۇ. ھالبۇكى، ئايال كىشى ئادەت كۆرگەن ۋاقتىدا، ئۇنىڭ مىكروپلىنىشتىن مۇداپىئەلىنىش جىھازلىرى ئىشلىمەي قالىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە بالاياتقۇدىن كەلگەن توختاۋسىز قان مىكروپلارنىڭ تىز كۆپىيىشىگە پۇرسەت يارىتىپ بېرىدۇ. قان كېلىۋاتقان ۋاقىتتا مىكروپلىنىشقا قارشى جىنسىي ئورگاندىن كېلىدىغان سۇمۇ قان دولقۇنى ئىچىدە ئۆز ۋەزىپىسىنى ئۆتىيەلمەيدۇ. مەلۇمكى، ئەركىشىنىڭ جىنسىي ئورگىنىدا كۆپلىگەن مىكروپلار بولىدۇ. ئۇ ئايالى ساق ۋاقىتتا

ئۆنىڭغا يىقىنلاشقىنىدا، ئايالنىڭ جىنسىي ئور گىنىدىن كېلىدىغان مىكروپقا قارشى سۇيۇق ماددا ئەر تەرەپتىن كىرگەن مىكروپلارنى ھامان ئۆلتۈرۈپ تۇرىدۇ. ئەمما ئايال كىشى ئادەت كۆرگەن ۋاقىتتا، ئۆنىڭ مىكروپلاردىن مۇداپىئەلىنىش جىھازلىرى پۈتۈنلەي ئىشتىن توختىغاچقا، ئەركىشىنىڭ جىنسىي ئورگىنى پەقەت مىكروپلار بىلەن قاپلانغان قان دېڭىزىغا شۇڭغۇغان بولىدۇ. نەتىجىدە، مىكروپلىنىش ئەر- ئايال ھەر ئىككىسىگە بولىدۇ. بۇنىڭ زىيانلىرىنى بىلەمسىز؟ بۇنىڭ زىيىنى ئايال كىشىنىڭ ماتكىسى بىلەن بالاياتقۇسىدا مىكروپلارنىڭ يېتىشكەنلىكى سەۋەبتىن ئۆنىڭ بۇ ئىككى ئورگىنىدا داۋالاش قىيىن بولغان، سوزۇلما خاراكتېرلىك ئاغرىقنى پەيدا قىلغان، ئەر كىشىنىڭ جىنسىي ئورگىنىدا مىكروپلارنىڭ ئورۇن تۇتۇشى بىلەن ئۆنىڭ سۈيدۈك يوللىرىدا ئوزۇنغا سوزۇلما خاراكتېرلىك ئاغرىقنى پەيدا قىلغانىنىڭ سىرتىدا تۆۋەندىكى كېسەللىكلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىدۇ:

1) ئايال كىشىنىڭ بالاياتقۇسىنىڭ مىكروپلىنىشى بىلەن، نورمالدا ئەردىن تۆكۈلگەن ئۇرۇقچىلارنى بالاياتقۇغا ئىتتىرىش ۋەزىپىسىنى ئۆتەشتە ئالاھىدە ئەھمىيەتلىك رول ئوينايدىغان بالاياتقۇ قاناللىرى ۋە باشقىمۇ جىھازلار يېپىلىپ قېلىش نەتىجىسىدە ئۆز ۋەزىپىلىرىدىن قالىدۇ. بۇھال ئايال كىشىنىڭ تۇغماس بولۇپ قېلىشىغا، بويىدا قالغان تەقدىردىمۇ بالا بالاياتقۇنىڭ سىرتىدا بولۇپ قېلىشىغا سەۋەب بولىدۇ. مانا بۇ ــ قۇرساق كۆتۈرۈشنىڭ ئەڭ خەتەرلىك بولغان تۇرى. بۇ ۋاقىتتا بالا بالاياتقۇ قاناللىرىدا (تۇربىلىرىدا) تۆرەلگەن بولىدۇ، بالىنىڭ تىز چوڭىيىشى بىلەن ئاخىرى بالاياتقۇ پارتلاش پاجىئەلىرى كۆرۈلىدۇ. ئايال كىشى ئەگەر ۋاقتىدا ئوپېراتسىيە قىلىنمىغاندا، قان ئۆنىڭ ئىچكى ئەزالىرىغا تاراپ كېتىش نەتىجىسىدە ئۆنىڭ ھاياتى ئاخىرلىشىدۇ.

2) مىكروپلىنىشتىن كېلىپ چىققان بۇ ئاغرىق سۈيدۈك يوللىرى، تۇخۇملار، بۆرەك قاتارلىقلارغا ئارقا - ئارقىدىن يېتىپ بارىدۇ. مەلۇمكى، سۈيدۈك يوللىرىدىكى كېسەللىك كېسەللىكلەرنىڭ ئەڭ خەتەرلىكى ۋە يامىنىدۇر.

3) ئايال كىشى ئادەت كۆرگەن ۋاقىتدا، ئۆنىڭ بىلەن ئۆتكۈزۈلگەن جىنسىي ئالاقىدىن قەتئىي بالا بولمايدۇ. چۈنكى بۇ ۋاقىتتا، ئايال كىشىنىڭ ئەردىن كەلگەن سپېرمىنى قوبۇل قىلىش ئۈچۈن بالاياتقۇسىدىن كېلىدىغان تۇخۇمچىلىرى پۈتۈنلەي ئىشتىن چىققان بولىدۇ. شۇڭا ئايال كىشى ئادەتتىن ساقىيىپ ئىككى ھەپتە ئۆتكەندىن كېيىن، ئۆتكۈزۈلگەن جىنسىي ئالاقىدىن بالا تۇرىلىش نىسبىتى باشقا ۋاقىتلارغا نىسبەتەن كۆپ بولىدۇ. چۈنكى بۇ ۋاقىتتا ئايال كىشىنىڭ قوبۇل قىلىش جىھازلىرى قايتىدىن تولۇق ئىشقا چۈشكەن بولىدۇ.

4) ئايال كىشى ئادەت كۆرگەن كۈنلىرىدە، ئۆنىڭ نەسىل ئورگانلىرى يېرىمجان ۋە ئاجىز بىر ھالغا چۈشۈپ قالىدۇ. بۇنداق ۋاقىتتا ئۆنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش تەبىئىي ئەھۋال ئەمەس، بۇنىڭدىن ھېچقانداق ئىجابىي نەتىجە كەلمەيدۇ. ئەكسىچە، ئۆنىڭغا ئەزىيەت ئېلىپ كېلىدۇ.

5) ئەر ــ ئايال ئىككىسىنىڭ جىنسىي ئورگانلىرىدا يېتىشكەن مىكروپلار سۈيدۈك تۇربىلىرى ئارقىلىق تارىلىش نەتىجىسىدە، ئاخىرى بۆرەككە بېرىپ يېتىدۇ ۋە ئۆنىڭدا تەدرىجى ھالدا كېسەل پەيدا قىلىدۇ. بۆرەك كېسىلى سوزۇلما خاراكتېرلىك كېسەل بولۇپ، ھازىرغىچە ئۇنى ئۈزۈل - كېسىل ساقايتىدىغان داۋا يوق. سۈيدۈك خالتىسىدىن سپېرما قاناللىرىغا ئۆتكەن مىكروپلار ئۆنىڭدىن تۇخۇملارغا ئۆتىشى بىلەن ئۇجايىدا ئاغرىق پەيدا قىلىدۇ ۋە سپېرما قاناللىرىنىڭ

يېپىلىپ قېلىشىغا سەۋەب بولىدۇ.

6) پروفېسسور ئابدۇللا باسالامەنىڭ ئىلمىي تەتقىقاتىغا ئاساسلانغاندا، ئايال كىشىنىڭ ئادەت كۆرگەن كۈنلىرىدە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى بالاياتقۇدا راك كېسىلىنى پەيدا قىلىدۇ. لېكىن بۇ تەتقىقاتنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى تەكتلەش ئۈچۈن كۆپرەك ئىزدىنىشكە توغرا كېلىدۇ.

**1004ـ سۇئال: ئىسلام دىنىنىڭ ئاياللارنىڭ ئايالىق ھالى مەزگىلىگە بولغان مۇئامىلىسى**

ئىسلام دىنى ئاياللارنى جاھىلىيەتنىڭ ھاقارەتلىرىدىن ئازات قىلىپ، ئۇلارنى ھۆرمەتلىدى ۋە ئۇلارنى بۇنداق تەبئىي ھالەتلىرى تۈپەيلىدى خورلاشنى قەتئىي مەنئى قىلدى. ئۇلار بىلەن جىنسىي ئالاقىدىن باشقا بارلىق يېقىنچىلىقلارنى قىلىشقا رۇخسەت قىلىپلا قالماي، ئۇلارنىڭ بۇ مېھنەتلىك كۈنلىرىدە ئۇلارنى ئۆز بېشىغا تاشلىۋەتمەسلىك ئۈچۈن، ئۇنىڭغا تەشەببۇس قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلمانلارغا ئۈلگە بولغان ھالدا، ئاياللىرى ئادەت كۆرۈپ قالغان كۈنلىرىدىمۇ ئۇلارغا جىنسىي مۇناسىۋەتتىن باشقا بارلىق يېقىنچىلىقلارنى قىلاتتى.

مەيمۇنە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەيزدار ئايالى بىلەن (ئايالىنىڭ ئۇستىدە) تىزىنىڭ يېرىمى ياكى يوتىسىغا كەلگۈدەك ئىشتان بولسا، بىرگە قۇچاقلىشىپ ياتاتتى. (نەسائى: 287) ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: مەن ھەيزدار تۇرۇپمۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بېشىنى تاراپ قويىاتتىم. (بۇخارى: 295، مۇسلىم: 297)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: مەن ھەيزدار بولساممۇ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بېشىنى مېنىڭ قۇچىقىمغا قويۇپ قۇرئان ئوقۇيتتى. (بۇخارى: 7549)

**1005ـ سۇئال: ئىنساننىڭ جىنسىي ئورگىنىدىن چىقىدىغان سۇلارنىڭ ھۆكۈملىرى**

ئەر ـ ئايال ھەرقانداق كىشىنىڭ جىنسىي ئورگىنىدىن چىقىدىغان سۇلار تۆتكە بۆلۈنىدۇ.

1. مەنى. مەنى (سپېرم) ــ بالاغەتكە يەتكەن ئەر ـ ئايال ھەرقانداق كىشىنىڭ جىنسىي ئورگىنىدىن چىقىدىغان قويۇق سۇ دېمەكتۇر. مەنىنىڭ چىقىشى كىچىك ئوغۇل ـ قىزلاردا بالاغەتكە يەتكەنلىكىنىڭ ئالامىتىدۇر. مەنى جىنسىي ئالاقە قىلىش، ئىھتىلام (ئۇخلىغاندا چۈش كۆرۈش نەتىجىسىدە، ئىختىيارسىز ھالدا قوزغىلىشى) ئارقىلىق چىقىدۇ.

ئەر كىشىنىڭ مەنىسى ــ كۆپىنچە ھاللاردا تۇخۇمنىڭ ئېقىغا ئوخشاش رەڭگى ئاق، قويۇق كېلىدۇ. ئۇ، شەھۋەت بىلەن ئېتىلىپ چىقىدۇ. ئەمما ئايال كىشىنىڭ مەنىسى ــ رەڭگى سېرىق، سۇيۇق كېلىدۇ. ئەگەر ئايال كىشى كۈچلۈك ۋە پائالىيەتچان بولسا ئۇنىڭ مەنىسى ئېقىش كېلىدۇ. مەنى ھۆللۈك ھالىتىدە يۇيۇلىدۇ.كىيىمنى ۋە بەدەننى يۇيۇپ پاكىزىلەشكە توغرا كېلىدۇ. ئەگەر قۇرۇپ قالغان بولسا، ئۇ تېگىپ قالغان جاينى ئۇۋۇلاپ(يۇماستىن) ئۇنىڭ ئەسرىنى يوقىتىش ئارقىلىق پاك بولىدۇ. چۈنكى مەنى ئەسلىدە نىجىس نەرسە سانالمايدۇ، پەقەت ئۇ، جىنسىي ئورگاندىن چىققىنى ئۈچۈنلا قىسمەن نىجىسلىق شۈبھىسى بىلەن ئۇنى تازىلاشقا بۇيرۇلغان. مەنىنىڭ ئەر ـ ئايال ھەرقانداق بىركىشىدىن قايسى بىر ھالەت بىلەن چىقىشى غۇسلە قىلىشنى لازىم قىلىدۇ.

2. مەزى . مەزى ـ چوڭ ئەر ـ ئاياللاردىن چىقىدىغان سېرىق، سۇيۇق سۇ دېمەكتۇر. ئۇ، جىنسىي ھەۋەس قوزغالغان چاغدا، ئېتىلماستىن چىقىدۇ. بەزى ۋاقىتلاردا كىشىلەر ئۇنىڭ چىققىنىنى تۇيمايلا قالىدۇ. ئۇ، ئايال كىشىلەردىن كۆپرەك كېلىدۇ. مەزى ــ نىجىستۇر. بەدەننى،

كىيمنى ئۈنىڭدىن يۇيۇپ پاكىزىلاش لازىم بولىدۇ. مەزى ــ تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ. ئەمما غۇسلە قىلىشنى لازىم قىلمايدۇ.

3. ۋەدى. ۋەدى ـ سۈيدۈكتىن كېيىن چىقىدىغان دۇغا، ئاق، قويۇقراق سۇ دېمەكتۇر. ۋەدى ــ ئېغىر نەرسە كۆتۈرگەندە، ئىنجىقلىغاندا چىقىدۇ. ئۇ، چوڭ ئەر ـ ئاياللارنىڭ ھەممىسىدىن دېگۈدەك چىقىدۇ. ئۇمۇ مەزىگە ئوخشاش نىجىستۇر. ۋەدى ــ تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ. غۇسلىنى لازىم قىلمايدۇ. كىيىمنى، بەدەننى ئۈنىڭدىن يۇيۇپ پاكىزىلاش لازىم كېلىدۇ.

4. سۈيدۈك. مەلۇمكى، سۈيدۈك نىجىس سۇدۇر. ئۇ، تاھارەتنى سۇندۇرىدۇ. بەدەننى، كىيىمنى ئۈنىڭدىن پاكىزىلاشقا توغرا كېلىدۇ. مەزى، ۋەدى، ۋە سۈيدۈك پەقەت سۇ بىلەن يۇيۇش ئارقىلىقلا پاكلىنىدۇ.

## 1006ـ سوئال: جىنسىي ھەۋەسنىڭ نورمالسىزلىقى

كىشىلەرنىڭ جىنسىي كۈچى ئوخشاش بولمايدۇ، بەزى كىشىلەرنىڭ جىنسىي شەھۋىتى ئارتۇق بولىدۇ، بەزى كىشىلەرنىڭ نورمال ۋە بەزىلەرنىڭ كەم كېلىدۇ. لېكىن ئەڭ ياخشىسى نورمال بولغىنىدۇر. نورمال جىنسىي كۈچكە ئىگە كىشى ــ ئايالىغا ھەپتىدە بىر ياكى ئىككى قېتىم يېقىنلاشسا ھېچقانداق چارچاش ھېس قىلمايدىغان كىشىدۇر. مەنى ـ ئىنساننىڭ جىسمى ۋە ئەقلى ئۈچۈن كەم بولسا بولمايدىغان ماددىدۇر. ئۇنى ئاسراش كېرەك. ئايال كىشىلەرمۇ ئەرلەرگە ئوخشاش جىنسىي ھەۋەستە بىر خىل ئەمەستۇر. بەلكى ئاياللارنىڭ جىنسىي ھەۋەسلىرى ئەرلەرگە نىسبەتەن قىسمەن ئاز بولىدۇ.

ئايال كىشىنىڭ جىنسىي كۈچى ۋە ھەۋىسى ئادەت كۆرۈش، تۇغۇت، بالا ئېمىتىش ۋە قاتتىق چارچاشلارنىڭ سەۋەبى بىلەن ئاجىزلىشىپ، كۈچىيىپ تۇرىدۇ. ئەر كىشىلەر ئاياللىرىنىڭ بۇ خىل نورمالسىز مىجەزلىرىنى ئاڭلىق چۈشىنىشى ئىنتايىن مۇھىم. چۈنكى ئايال كىشىنىڭ مىجەزى ياخشى بولالماي قالغان ۋاقىتلاردا ئېرىنىڭ ھەۋەسگە قىزىقمايدۇ. ئەمما مىجەزى ياخشى بولۇپ قالغان ۋاقىتلاردا ئېرىنىڭ ھەۋەسگە تېزلا ماسلىشىدۇ. ئايالىنىڭ بۇخىل ئۆزگىرىشچان مىجەزىنى توغرا چۈشەنمىگەن كىشى ئايالىنى يامان گۇمان قىلىدىغان ياكى ئايالىدىن رەنجىپ قالىدىغان كەيپىياتلاردا بولۇپ قالىدۇ. بۇ، ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەتكە ئەلۋەتتە تەسىر يەتكۈزمەي قالمايدۇ.

ئەرلەرمۇ بەزىدە، ئايالىغا قارىتا ھەۋەسسىز ۋە ھېسسىياتسىز بولۇپ قالىدۇ. ھەتتا ئۆزلىرىنى جىنسىي ئالاقىنى بېجىرىشتىن ئاجىز كەلگەندەك ھېس قىلىپ قالىدۇ. بۇ تەبئىي ئەھۋال. ئەمما بۇ خىل ئەھۋال كېسەللىكتىن ياكى جىنسىي ئاجىزلىقتىن بولمايدۇ. بۇ خىل ئەھۋاللار ئەر كىشىنىڭ بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت، كۆڭۈلسىزلىك، غەم ـ قايغۇ، خاتىرجەمسىزلىك قاتارلىق ھادىسىلەرنىڭ سەۋەبى بىلەن بولىدۇ. ئەمما بۇخىل ئەھۋال ئۇزۇن داۋام قىلمايدۇ. بەلكى ئاز ۋاقىت ئىچىدىلا ئەر كىشى ئۆز ئەسلىگە كېلىدۇ.

بەزى ۋاقىتلاردا، ئەر كىشى تۇيۇقسىزلا جىنسىي ئالاقىنى بېجىرەلمەيدىغان بولۇپ قالىدۇ. بۇمۇ ئۈنىڭدىكى جىنسىي ئاجىزلىق ياكى جىنسىي كېسەللىك ئەمەس. بەلكى ئۇنىڭ بۇ ئىشنى بېجىرىشتىن ئاجىز كېلىشى يېڭى ئايالىدىن خىجىل بولغانلىقتىن ياكى ئۇنى ياقتۇرمىغانلىقتىن ياكى بۇ ئايالى بىلەن ئۇنىڭ بىرىنچى قېتىملىق ئۇچرىشىشى بولمىسىمۇ ئۇنىڭ ھىد ـ بويىدىن ياكى باشقا تەرەپلىرىدىن نەپرەتلەنگەنلىكىدىن ياكى ئايالىنىڭ ئۇنىڭغا ماسلاشماستىن، ھېسسىياتسىز بولىۋالغانلىقىدىن ياكى ئايالى ئۈنىڭدىن نەپرەتلىنىپ، ئۇنى بىئارام قىلىپ

قويغانلىقتىن بولىدۇ. دېمەك، بۇ خىل ئەھۋال پەقەت ئايال كىشىنىڭ سەۋەبى بىلەن بولىدۇ. بۇنداق ئەھۋاللاردا ئەر كىشىنى جىنسىي تەرەپتىن ئاجىز دەپ ھۆكۈم قىلىشقا بولمايدۇ. ئۇ ئاجىزلىق ئەمەس. بەلكى بۇ شۇنداق ۋاقىتلىق ئۆزگىرىش بولۇپ، كېيىن ئوڭشىلىپ قالىدۇ.

**1007ـ سۇئال: ئېھتىلام**

ئېھتىلام ـ ئەر ـ ئايال كىشىلەردىن ئىختىيارسىز ھالدا مەنى (سپېرم) نىڭ شەھۋەت بىلەن ئېتىلىپ چىقىشى دېمەكتۇر. ئېھتىلام كۆپىنچە، ئۇخلاۋاتقاندا چۈش كۆرۈش ئارقىلىق، گاھىدا چۈش كۆرمەستىنمۇ يۈز بېرىدۇ. گاھىدا ئويغاق ۋاقىتتىمۇ قايسى بىر سەۋەب بىلەن ئەمەلگە ئاشىدۇ. ئېھتىلام ــ كىچىك ئوغۇل ـ قىزلاردا بالاغەتكە يەتكەنلىكنىڭ ئالامىتىدۇر. ئېھتىلام بولغان كىشى ئۈچۈن غۇسلە قىلىش پەرز بولىدۇ. كىشى ئەگەر چۈشىدە ئېھتىلام بولغىنىنى كۆرگەن بولسىمۇ، ئۇيقۇسىدىن ئويغانغاندىن كېيىن، كىيىمىدە ياكى ئەۋرەت جايلىرىدا مەنىنىڭ ئەسىرىنى كۆرمىگەن بولسا، ئۇنىڭغا غۇسلە قىلىش لازىم كەلمەيدۇ. ئېھتىلام ئاساسەن، ئۇخلاشتىن بۇرۇنقى جىنسىي خىياللارنىڭ سەۋەبىدىن، ياكى دۈم يېتىپ قالغانلىقتىن ياكى قاتتىق توڭۇپ كەتكەنلىكتىن، گاھىدا سوغۇق ئېشىپ، مىجەز ئۆزگىرىپ قالغانلىقتىن بولىدۇ.

**1008ـسۇئال: ئايالىغا زىيان ئۇرۇشنىڭ ھاراملىقى**

خوتۇنى ئۈچۈن ئوچۇق بىر ئەخلاقسىزلىق قىلىپ قالمىغان تەقدىردە، بەرگەن تويلۇقنىڭ ھەممىنى ياكى بىر قىسمىنى قايتۇرىۋېلىش ئۈچۈن، ئېرىنىڭ ئۇنىڭغا قوپال مۇئامىلە قىلىپ، زىيان يەتكۈزىشى ھارامدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار ئوچۇق بىر پاھىشە ئىشنى قىلمىغان ھالەتتە، سىلەر ئۇلارغا بەرگەن تويلۇقتىن بىر قىسمىنى يۇلۇۋېلىش ئۈچۈن، ئۇلارغا بېسىم ئىشلەتمەڭلار. [نىسا سۈرىسى 19ـ ئايەت]

بولۇپمۇ، ئەر كىشى ئايالىنى ياقتۇرماي، باشقا ئايالنى ئېلىش ئۈچۈن، ئايالىدىن ئايرىلىشنى خالايدىغان بولسا، بۇ چاغدا ئايالىنىڭ خېتىنى بېرىش ئۈچۈن ئايالىدىن بىر نەرسە ئېلىشى ھارام بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىر خوتۇننى قويۇۋېتىپ، ئورنىغا باشقا بىر خوتۇننى ئالماقچى بولساڭلار، ئۇنىڭغا كۆپ تويلۇق بەرگەن بولساڭلارمۇ ئۇنىڭدىن ھېچ نەرسىنى قايتۇرىۋالماڭلار، ئۇنى ئايالىغا قارا چاپلاپ ۋە ئوچۇق زۇلۇم قىلىپ ئالامسىلەر؟ ئۆزئارا بىر جايدا خىلۋەتتە بولغان تۇرساڭلار ۋە ئاياللار سىلەردىن نىكاھتىن ئىبارەت مۇستەھكەم ئەھدە ئالغان تۇرسا، ئۇنى (تويلۇقنى) قانداقمۇ قايتۇرىۋالىسىلەر؟ [نىسا سۈرىسى 20ـ21ـ ئايەتلەر]

**1009ـسۇئال: ئايالىمغا يېقىنلاشمايمەن دەپ قەسەم ئىچىشنىڭ ھاراملىقى**

ئاياللار ھەقلىرىنى قوغداش جەھەتتە، ئىسلامنىڭ قالتىس گۈزەل ھۆكۈملىرىنىڭ بىرى بولسا: ئەر كىشىنىڭ ئايالىغا ئاچچىقلاپ، ئايالىنىڭ ئايالىلىق تەبىئىتى كۆتۈرەلمەيدىغان بىر مۇددەت ئىچىدە ئايالىغا يېقىن كەلمەي ۋە بىللە ياتماي تۇرىۋېلىشنى ھارام قىلغانلىقىدۇر. ئەگەر ئەر كىشى بۇ تاشلىۋېتىشنى ئايالىمغا ھەرگىز يېقىنلاشمايمەن دېگەن قەسەم بىلەن تەكىتلىسە، ئاچچىقى يېنىپ ئۆزىنى تۈتىۋېلىشى ئۈچۈن تۆت ئاي مۆھلەت بېرىلىدۇ، ئەگەر ئەقلى ھوشىنى تېپىپ تۆت ئاي ئۆتۈپ بولغىچە ئايالىغا يېقىنلاشسا، قەسىمىنى ئاللاھ كەچۈرىۋېتىدۇ ۋە ئۇنىڭغا تەۋبە دەرۋازىسىنى كەڭرى ئېچىپ بېرىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ئۇ پەقەتلا قەسەم كاپپارىتى بېرىشى لازىم بولىدۇ. ئەگەر بۇ مۇددەت ئۆتۈپ بولغىچە ئىرادىسىدىن يانماي، قەسىمىنى بىكار قىلمىسا، ئايالىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىغانلىقى ئۈچۈن جازالىنىپ ئايالى ئۇنىڭدىن ئاجراشتۇرىلىدۇ.

ھەتتا بەزى فەقىھلەر، سوتچىنىڭ ھۆكمىگە قارىماستىن تۆت ئاي مۇددەتنىڭ توشىشى بىلەنلا ئايالنىڭ ئېرىدىن ئاجراپ كېتىدىغانلىقىنى مۇئەييەنلەشتۈرگەن. يەنە بەزىلەر: تۆت ئاي ئۆتكەندىن كېيىن مەسىلە سوتقا سۇنۇلىدۇ، سوت ئەرگە يا ئايالىنى رازى قىلىش، يا ئايالىنىڭ خېتىنى بېرىش ئىختىيارىنى بېرىدۇ، بۇ چاغدا ئەر بۇ ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى تاللىشى كېرەك.

ئايالىغا جىنسىي يېقىنلاشماسلىققا قىلىنغان بۇنداق قەسەم شەرىئەتتە (ئىيلا) دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ توغرىدا ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن:

ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلماسلىققا قەسەم ئىچكەن كىشىلەر تۆت ئاي كۈتىدۇ، ئەگەر ئۇلار (بۇ مۇددەتتە يېقىنچىلىق قىلىشقا) قايتسا، (ئاياللىرىغا يامانلىق قىلغان گۇناھلىرىنى) ئاللاھ چوقۇم مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ئاللاھ ناھايىتى مېھرىباندۇر. ئەگەر ئۇلار تالاق قىلىش نىيىتىگە كەلسە، ئاللاھ ھەقىقەتەن (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر [بەقەرە سۈرىسى 226ـ227 ـ ئايەتلەر]

ئەرنىڭ ئۆزىنى توختۇتۇپ، ئەقلى ھوشىغا قايتىشى ئۈچۈن بۇ مۆھلەت تۆت ئاي قىلىپ بەلگىلەنگەن، چۈنكى بۇ ئادەتتە ئايال كىشىنىڭ ئېرىدىن يىراق تۇرۇشقا چىدىيالايدىغان ئەڭ ئۇزۇن مۇددەتتۇر.

**1010ـ سۇئال: توي قىلىش ھارام قىلىنغان ئاياللارنىڭ بايانى**

نىكاھنىڭ توغرا بولىشى ئۈچۈن توي قىلماقچى بولغان ئايالنىڭ توي قىلىش ھارام قىلىنغان ئاياللاردىن ئەمەس توي قىلىش ھالال قىلىنغان ئاياللاردىن بولىشى شەرتتۇر. توي قىلىش ھارام قىلىنغان ئاياللار ئىككى خىل بولىدۇ: 1. توي قىلىش مەڭگۈ ھارام قىلىنغان ئاياللار. 2. توي قىلىش ۋاقىتلىق ھارام قىلىنغان ئاياللار.

**1011ـ سۇئال: بىر ئايال بىلەن توي قىلىشنىڭ مەڭگۈ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبلىرى**

1) ئۇرۇق تۇغقانلىق سەۋەبى بىلەن. ئارىسىدا ئۇرۇق تۇغقانلىق مۇناسىۋىتى بار ئايال بىلەن توي قىلىش مەڭگۈ ھارامدۇر. ئۇرۇق تۇغقانلىق مۇناسىۋىتى بىلەن توي قىلىش مەڭگۈ ھارام قىلىنغان ئاياللار بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدە بايان قىلىنغان ئاياللاردۇر، « سىلەرگە ئانىلىرىڭلارنى، قىزلىرىڭلارنى، ھەمشىرىلىرىڭلارنى، ئاتاڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنى، ئاناڭلارنىڭ ھەمشىلىرىنى، قېرىنداشڭلارنىڭ قىزلىرىنى، ھەمشىرەڭلارنىڭ قىزلىرىنى ئېلىش ھارام قىلىندى.» توي قىلىش مەڭگۈ ھارام قىلىنغان مەزكۇر ئاياللارنىڭ ئىچىگە يەنە بىر ئادەمنىڭ زىنادىن تاپقان قىزى ۋە ئۇ قىزنىڭ قىزىمۇ كىرىدۇ.

2) ئېمىتىش سەۋەبى بىلەن. ئاللاھ تائالا بىر ئادەمگە ئېمىتكەنلىك ۋە بىر ئەمچەكنى باراۋەر ئەمگەنلىك سەۋەبى بىلەن ئۆزىنىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدە بايان قىلغان ئاياللار بىلەن توي قىلىشنى ھارام قىلدى، «سىلەرگە سۈت ئانىلىرىڭلارنى، ئېمىلدەش ھەمشىرىلىرىڭلارنى ئېلىش ھارام قىلىندى.»

بىر ئادەمگە ئۇرۇق تۇغقانلىق سەۋەبى بىلەن قانداق ئاياللار بىلەن توي قىلىش ھارام قىلىنسا، ئېمىلدەشلىك سەۋەبى بىلەن شۇ ئاياللار بىلەن توي قىلىش ھارام قىلىندى. بىر ئايال ئۆمرى ھىجرىيە يىلى بويىچە ئىككى ياشتىن، ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ كۆزقارىشىدا ئىككى يېرىم ياشتىن ئېشىپ كەتمىگەن بىر ئوغۇل بالىنى ئېمىتكەن بولسا، ئۇ ئايال ئۇ بالىنىڭ سۈت ئانىسى بولىدۇ، ئۇ ئايالنىڭ قىزلىرى ۋە ئۇ ئايالنى ئەمگەن بارلىق قىز بالىلار ئۇ بالىنىڭ سۈت ھەمشىرى بولىدۇ.

بىر ئايال ئۆمرى ھىجرىيە يىلى بويىچە ئىككى ياشتىن، ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ كۆزقارىشىدا ئىككى يېرىم ياشتىن ئېشىپ كەتمىگەن بىر قىز بالىنى ئېمىتكەن بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئېرى ئۇ قىز بالىنىڭ سۈت دادىسى بولىدۇ، ئۇ ئۇ ئايالنىڭ ئوغۇل بالىلىرى ۋە ئۇ ئايالنى ئەمگەن بارلىق ئوغۇل بالىلار ئۇ قىز بالىنىڭ سۈت قېرىنداشلىرى بولىدۇ ۋە ئۇ ئايالنىڭ قېرىنداشلىرى قىزنىڭ سۈت تاغىللىرى بولىدۇ. مەزكۇر كىشىلەرنىڭ بىرەرسىنىڭ ئۇ قىز بىلەن توي قىلىشى ھارامدۇر.

شۇنىڭدەك يەنە بىر ئىنساندىن قان ئېلىنىپ يەنە بىر ئىنسانغا سېلىنغان بولسا، ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا توي قىلىش ھارامدۇر، دېيىلمەيدۇ.

3) ئېلىپ تېگىشىش سەۋەبى بىلەن. ئاللاھ تائالا بىر ئادەمگە ئېلىپ تېگىشىش سەۋەبى بىلەن ئۆزىنىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىدە بايان قىلغان ئاياللار بىلەن توي قىلىشنى ھارام قىلدى. «سىلەرگە ئانىلىرىڭلارنى، قىزلىرىڭلارنى، ھەمشىرىلىرىڭلارنى، ئاتاڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنى، ئاناڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنى، قېرىندىشىڭلارنىڭ قىزلىرىنى، ھەمشىرەڭلارنىڭ قىزلىرىنى، سۈت ئانىلىرىڭلارنى، ئېمىلدەش ھەمشىرىڭلارنى، قېيىن ئاناڭلارنى، سىلەر بىر يەردە بولغان ئاياللىرىڭلارنىڭ (باشقا ئەردىن بولغان) ئۆيۈڭلاردا تەربىيىلەنگەن قىزلىرىنى (بۇ شەرت ئەمەس، ئۆيدە تەربىيىلەنمىگەن بولسىمۇ) ئېلىش ھارام قىلىندى. ئەگەر سىلەر ئۇلارنىڭ ئانىلىرى بىلەن بىر تۆشەكتە بولمىغان بولساڭلار، بۇ چاغدا ئۇلارنى ئالساڭلار ھېچ باك يوقتۇر، يەنە ئۆز پۇشتىڭلاردىن بولغان بالىلىرىڭلارنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىشىڭلار ۋە ئىككى ھەمشىرىنى بىر ۋاقىتتا ئەمرىڭلاردا ساقلىشىڭلار ھارام قىلىندى. لېكىن ئۆتكەنكىلەر (يەنى جاھىلىيەت دەۋرىدە قىلغىنىڭلار) ئەپۇ قىلىندۇ. اللّٰه ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (بەندىلەرگە) ناھايىتى مېھرىباندۇر» [سۈرە نىسا-23].

ئاتىلىرىڭلار ئالغان ئاياللارنى ئالماڭلار، لېكىن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئالغان بولساڭلار (ئەپۇ قىلىندۇ)، بۇ ھەقىقەتەن يامان ئىشتۇر، ئۆچ كۆرۈلىدىغان قىلىقتۇر، بۇ نېمىدېگەن يامان ئادەت! [سۈرە نىسا-22].

### 1012- سۇئال: توي قىلىش ۋاقىتلىق ھارام قىلىنغان ئاياللار

بۇ، توي قىلىشنى چەكلەيدىغان بىرەر سەۋەب تۇپەيلىدىن توي قىلىش ھارام قىلىنغان ئاياللاردۇر. ئەگەر ئۇ سەۋەب يوقالسا، ئۇلار بىلەن توي قىلىشقا بولىدۇ. ئۇ ئاياللار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1) ئايالىنىڭ ھەمشىرىسى، دادا تەرەپ ۋە ئانا تەرەپتىن بولغان ھامما ئاچىللىرىدۇر.

2) ئىمان ئېيتمىغان مۇشرىك ئاياللار.

3) ئەرنىڭ قولىدىكى ئاياللار، تالاق قىلىنغانلىق ياكى ئېرى ۋاپات بولۇپ كەتكەنلىك سەۋەبى بىلەن ئىددەت تۇتۇۋاتقان ئاياللار.

4) بەشىنچى ئايال. ئىسلام دىنىدا بىر ئادەمنىڭ بىرلا ۋاقىتتا تۆتتىن ئارتۇق خوتۇننى ئەمرىدە ساقلىشى توغرا ئەمەس. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەمرىدە تۆت خوتۇن بار ئادەم ھەتتا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرىنى تالاق قىلىۋاتمىگىچە ياكى ئۇلارنىڭ ئىچىدىن بىرەرسى ئۆلۈپ قالمىغىچە بەشىنچى خوتۇن بىلەن ئۆيلىنىشى توغرا ئەمەس.

### 1013- سۇئال: مەڭگۈلۈك نىكاھلىنىشقا بولمايدىغان ئاياللار

مەڭگۈلۈك نىكاھلىنىشقا بولمايدىغان ئاياللار تۆۋەندىكى ئۈچ قىسىمغا بۆلۈنىدۇ:

بىرىنچىسى، نەسەب سەۋەبى بىلەن نىكاھلىنىشقا بولمايدىغان ئاياللار.

بۇلار تۆۋەندىكى يەتتە خىل ئايالنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ:

1. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئانىسى. بۇئىبارە، ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئانىلىرى ۋە چوڭ ئانىلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

2. ئۆيلەنگۈچىنىڭ قىزلىرى. بۇ ئىبارە، ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئۆز قىزلىرى، ئوغۇل ــ قىزلىرىنىڭ قىزلىرى ۋە ئۇنىڭ نەۋرە، چەۋرە قىزلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

3. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ھەمشىرىلىرى. بۇ ئىبارە، ئۆيلەنگۈچىنىڭ بىر ئاتا بىر ئانىدىن بولغان ۋە ئانا تەرىپىدىن ياكى ئاتا تەرىپىدىن بولغان قىز قېرىنداشلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

4. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئاتىسىنىڭ ھەمشىرىلىرى. بۇ ئىبارە، ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئاتىسىنىڭ قىز قېرىنداشلىرى ۋە ئاتا تەرىپىدىن بولغان ئەجدادلىرىنىڭ قىز قېرىنداشلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

5. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئانىسىنىڭ ھەمشىرىلىرى. بۇ ئىبارە، ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئانىسىنىڭ قىز قېرىنداشلىرى ۋە ئانا تەرىپىدىن بولغان ئەجدادلىرىنىڭ قىز قېرىنداشلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

6. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئوغۇل قېرىنداشلىرىنىڭ قىزلىرى. بۇ ئىبارە، ئۆيلەنگۈچىنىڭ بىر ئاتا، بىر ئانىدىن بولغان ۋە ئانا تەرىپىدىن ياكى ئاتا تەرىپىدىن بولغان ئوغۇل قېرىنداشلىرىنىڭ قىزلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

7. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ھەمشىرلىرىنىڭ قىزلىرى. بۇ ئىبارە، ئۆيلەنگۈچىنىڭ بىر ئانا، بىر ئاتىدىن بولغان ۋە ئانا تەرىپىدىن ياكى ئاتا تەرىپىدىن بولغان قىز قېرىنداشلىرىنىڭ قىزلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**1014ـ سۇئال: يېقىن ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام بولۇش ھېكمىتى**

نورمال بىر ئىنساننىڭ تەبىئىتى ئانىسى، ھەمشىرىسى ياكى قىزىغا قارىتا جىنسىي تۇيغۇنى رەت قىلىدۇ، ھەتتا ھايۋانلارنىڭ بەزىسى بۇنداق تۇغقانلىرىغا يېقىن كەلمەيدۇ. ئىنساننىڭ ھامىسىغا قارىتا تۇيغۇسى خۇددى ئانىسىغا بولغان تۇيغۇسىغا ئوخشاش، تاغىمۇ ئاتا ئورنىدىدۇر.

ناۋادا ئىسلام دىنى بۇ قەتئىي چەكلەش ھۆكۈملىرىنى بەلگىلىمىگەن بولسا ئىدى، داۋاملىق كۆرۈشۈپ تۇرىدىغان ۋە بىر يەردە يالغۇز ئولتۇرىدىغانلىقى ئۈچۈن ئەرلەر بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىنتايىن خەتەرلىك ئەھۋاللار كۆرۈلگەن بولاتتى. ئەر كىشى بىلەن يۇقىرىقى ئايال تۇغقانلىرى ئوتتۇرىسىدا ئۆزئارا ھۆرمەت، يېقىنلىق، رەھىم ـ شەپقەت ۋە مېھرىبانلىقتەك ئالاھىدە تۇيغۇ ئۇستىگە قۇرۇلغان كۈچلۈك رىشتە مەۋجۇدتۇر، شۇڭا كىشىلەر ئارىسىدىكى سۆيگۈ ۋە دوستلۇق دائىرىسىنىڭ كېڭىيىشى ئۈچۈن مۇھەببەت تۇيغۇسى بىلەن يات ئاياللارغا يۈزلىنىپ قۇدا ـ باجىلىق مۇناسىۋەت ئارقىلىق يېڭى يېقىنچىلىقنى پەيدا قىلىش ئەڭ ياخشى چارە ئىدى.

بىز يۇقىرىدا بايان قىلغان تۇغقان ئاياللار بىلەن ئەر كىشىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى مېھرىبانلىق ۋە ھۆرمەتلەشكە تايانغان تۇغۇلما ھېسسىياتنى تېخىمۇ كۈچلۈك ۋە تېخىمۇ ئىسسىق ساقلاپ قېلىش كېرەك. شۇنداق قىلغاندىلا بۇ ھېسسىيات ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى دائىمىي مېھىر ـ شەپقەت رىشتىسىنىڭ ئاساسى بولالايدۇ، بۇنداق ھېسسىيات ۋە رىشتىنى ئاجرىشىپ كېتىش ۋە ئادا ـ جۇدا بولۇپ كەتكۈدەك جېدەل ـ ماجىراغا ئېلىپ بېرىش ئېھتىمالى بولغان ئۆيلىنىشنىڭ بوران ــ

چاڭقۇنغا ئۇچرىتىش، ئۇنىڭ داۋاملىشىشىغا توسالغۇ پەيدا قىلغانلىق بولىدۇ.

بۇنداق يېقىن تۇغقانلار ئىچىدە ئۆيلىنىشتىن مەيدانغا كېلىدىغان نەسىل كۆپىنچە ئەھۋاللاردا زەئىپ ـ ئاجىز بولىدۇ، ئەگەر بىر كىشىنىڭ تۇغقانلىرى ئارىسىدا جىسمانىي ياكى ئەقلىي جەھەتتىن ئەيىب بولسا، بۇ ئەيىبلەر كېلەچەكتىكى نەسلىدە يىغىلىپ نامايەن بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. ئايال كىشى بەزىدە ئېرىنىڭ ئالدىدا ئۆزىنى قوغدايدىغان، مۇداپىئە قىلىدىغان بىر كىشىگە مۇھتاج بولىدۇ، خۇسۇسەن ئېرى بىلەن مۇناسىۋىتى قالايمىقانلىشىپ كەتسە، قوغدىغۇچىغا بەكرەك مۇھتاج بولىدۇ. ناۋادا ئۇلار بىلەن توي قىلىش يولغا قويۇلسا، ئايالنى قوغدايدىغان كىشى ئايالنىڭ رەقىبىدىن باشقا كىشى بولمايدۇ ـ دە، چاتاق چىقىدۇ.

**1015 ـ سۇئال: ئېمىلداشلىق سەۋەبى بىلەن نىكاھلىنىشقا بولمايدىغان ئاياللار**

يۇقىرىقى نەسەب سەۋەبى بىلەن نىكاھلىنىشقا بولمايدىغان يەتتە خىل ئايالدىن باشقا، ئېمىلداشلىق سەۋەبى بىلەنمۇ بەزى ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىشقا بولمايدۇ. چۈنكى، قانداقلا بالا بىر ئايالنى ئەمگەندىن كېيىن، بۇ ئايال ئەمگۈچىنىڭ سۈت ئانىسى، ئۇنىڭ بارلىق پەرزەنتلىرى ئەمگۈچىنىڭ سۈت قېرىنداشلىرى بولۇپ قالىدۇ. ھەتتا سۈت ئېمىتكۈچى ئايالنىڭ ئۇگەي (شۇ ۋاقىتتىكى ئېرىنىڭ) پەرزەنتلىرىمۇ سۈت ئەمگۈچىنىڭ ئېمىلداش قېرىندىشىغا ئايلىنىپ قالىدۇ. ئەمگۈچىنىڭ يۇقىرىقى سۈت قېرىنداشلىرىنىڭ بىرەرسى بىلەن نىكاھلىنىشى خۇددى نەسەبتىكى ئۆز قېرىنداشلىرىنىڭ بىرەرسى بىلەن نىكاھلانغىنىغا ئوخشاشتۇر. شۇڭا ئۇ بۇلار بىلەن نىكاھلىنىشتىن چەكلىنىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرگە سۈت ئانىلىرىڭلار ۋە ئېمىلداش ھەمشىرىڭلارنى ئېلىش ھارام قىلىندى.» (نىسا سۈرىسى 23 ـ ئايەت)

**1016 ـ سۇئال: ئېمىلداشلىق سابىت بولۇشىنىڭ شەرتلىرى**

ئېمىلداشلىق سابىت بولۇشىنىڭ شەرتلىرى ئىككى بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. سۈتنىڭ ئۇنى ئەمگۈچىنىڭ گېلىدىن ئۆتۈپ كېتىشى. ئەگەر ئەمگۈچى سۈتنى ئېغىزىغا ئالغان بولسىمۇ، ئۇنى يۇتمىغان بولسا ئېمىلداشلىق سابىت بولمايدۇ.

2. ئەمگۈچىنىڭ سۈتنى ئەمچەكتىن ئايرىلىشتىن بۇرۇن ئەمگەن بولىشى. ئەگەر ئۇ ئەمچەكتىن ئايرىلىپ بولغاندىن كېيىن ئەمگەن بولسا، بۇ ۋاقىتتا ئېمىلداشلىق سابىت بولمايدۇ. بۇۋاقلارنىڭ ئەمچەكتىن ئايرىلىش ۋاقتىنىڭ ئەڭ كۆپ مۇددىتى ئىككى يىلدۇر. ئىككى يىلدىن كېيىن ئەمگەن سۈت بىلەن ئېمىلداشلىق سابىت بولمايدۇ. نەتىجىدە، ئەمگۈچى ئېمىتكۈچى ئايالنىڭ سۈت بالىسى بولۇپ قالمايدۇ، ئېمىتكۈچىنىڭ پەرزەنتلىرىمۇ ئۇنىڭ ئېمىلداش قېرىنداشلىرىغا ئايلىنىپ قالمايدۇ. يۇقىرىقى ئىككى شەرتنىڭ تېپىلىشى بىلەن ئەمگۈچى ئېمىتكۈچى ئايالنىڭ سۈت بالىسىغا، ئۇنىڭ بارلىق پەرزەنتلىرى ئەمگۈچىنىڭ ئېمىلداش قېرىنداشلىرىغا ئايلىنىدۇ. ئەمما ئەمگۈچىنىڭ ئۆزى ۋە پەرزەنتلىرىدىن باشقا، ئۇنىڭ قېرىنداشلىرى ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىنىڭ بۇ ئېمىلداشلىق بىلەن مۇناسىۋىتى بولمايدۇ. مەسىلەن: ئەمگۈچىنىڭ ئۆز قېرىنداشلىرى ئۇنىڭ ئېمىلداشلىق تەرەپتىن بولغان سۈت قېرىنداشلىرى بىلەن ئۆزئارا نىكاھلىنالايدۇ.

**1017 ـ سۇئال: ئېمىلداشلىق سەۋەبىدىن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

كىچىكىدە ئېمىتكەن ئايال بىلەن ئۆيلىنىشى ھارام بولىدۇ. چۈنكى ئېمىتىش ئارقىلىق ئۇ ئايال ئانىسىنىڭ ئورنىدا بولۇپ قالىدۇ، ئېمىتكەن ئايالنىڭ سۈتى بىلەن ئەمگەن بالىنىڭ گۆشى ۋە

سۆڭكى ئۇسۇپ يېتىلگەن بولىدۇ، ھەمدە بۇ ئېمىتىش ئىككەيلەننىڭ ئارىسدا ئانا ـ بالىلىق مېھرىنى پەيدا قىلىدۇ، بەزىدە بۇ ئانا ـ بالىلىق مېھرى ئوتتۇرىدا نامايەن بولمىسمۇ، زۆرۈر تېپىلغاندا ئۆزىنى كۆرسىتىدۇ. ئېمىتىشنىڭ نىكاھلىنىشقا تەسىر كۆرسىتىشى ئۈچۈن بەزى شەرتلەر بار:

بىرىنچى شەرت: ئەمگۈچىنىڭ يېشى ئىككى ياشقا توشمىغان چاغدا ئېمىتكەن بولىشى. چۈنكى بۇ مەزگىلدە سۈت بىرىنچى ئورۇندىكى غىزا ھېسابلىنىدۇ.

ئىككىنچى شەرت: قېتىم سانى تويغۇدەك بەش قېتىم ئېمىتىشتىن كەم بولماسلىق. تويغۇدەك ئېمىتىش دېگەن: بالا تويغانلىقتىن ئۆزلىگىدىن ئېمىشنى توختىتىشىدۇر.

ئېمىش سانى ھەققىدە بىر قانچە كۆز قاراش بولۇپ، بەش قېتىم دەپ بەلگىلەش ئەڭ كۈچلىكى ۋە ئەڭ ئورتىسىدۇر.

**1018ـ سۇئال: ئېملداش ئاچا سىڭىللار بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

ئايال كىشى ئېمىتكەن بالىنىڭ ئانىسى بولغىنىدەك، ئۇ ئايالنىڭ قىزلىرىمۇ ئەمگەن ئوغۇلنىڭ ئېمىشتىن بولغان ئاچا ـ سىڭىللىرى بولىدۇ، ئېمىتكەن ئانىسىنىڭ ئاچا ـ سىڭىللىرىمۇ ئەمگەن ئوغۇلنىڭ ھاممىلىرى بولىدۇ، باشقا تۇغقانلىرىمۇ ئۇنىڭغا تۇغقان بولۇپ قالىدۇ. ھەدىس شەرىپتە مۇنداق دەپ كۆرسىتىلگەن: نەسەب مۇناسىۋىتى بىلەن نىكاھلىنىش ھارام قىلىنغان تۇغقانلار ئېمىتىش مۇناسىۋىتى بىلەنمۇ ھارام قىلىنىدۇ. خۇددى نەسەب مۇناسىۋىتى بىلەن ھاما ۋە بىر تۇغقاننىڭ قىزى ھارام قىلىنغانىدەكلا، بۇلارنىڭ ھەممىسى ئېمىتىش مۇناسىۋىتى بىلەنمۇ ھارام قىلىنىدۇ. دېمەك: سۈت ئېمىتىش ئارقىلىق تۇغقان بولغانلار نەسەب ئارقىلىق تۇغقان بولغانلارغا ئوخشاش.

**1019ـ سۇئال: قۇدا ـ باجىلىق سەۋەبى بىلەن ئۆيلىنىشكە بولمايدىغان ئاياللار**

ئۇلار تۆۋەندىكى تۆت خىل ئايالنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ:

1. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئاتىسىنىڭ (قويۇپ بەرگەن)ئاياللىرى ۋە بوۋىلىرىنىڭ (قويۇپ بەرگەن) ئاياللىرى. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « ئاتىلىرىڭلار ئالغان ئاياللارنى ئالماڭلار.» (نىسا سۈرىسى 22 ـ ئايەت)

يەنى بىراۋنىڭ مەلۇم بىر ئايالغا نىكاھلىنىشى بىلەن، بۇ ئايال ئۇنىڭ ئوغۇللىرىغا ۋە پۈتۈن پەرزەنتلىرىنىڭ ئوغۇللىرىغا ھارام بولىدۇ. ئۇلاردىن ھېچبىرى بۇ ئايالنى نىكاھىغا ئالالمايدۇ.

2. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئوغۇللىرىنىڭ (قويۇپ بەرگەن) ئاياللىرى. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « بالىلىرىڭلارنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىشىڭلار سىلەرگەھارام قىلىندى.» (نىسا سۈرىسى 22 ـ ئايەت)

يەنى بىراۋنىڭ مەلۇم بىر ئايالغا نىكاھلىنىشى بىلەن بۇ ئايال ئۇنىڭ دادىسىغا ۋە پۈتۈن بوۋىلىرىغا ھارام بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ھېچبىرى بۇ ئايال بىلەن نىكاھلىنالمايدۇ.

3. ئۆيلەنگۈچىنىڭ (قولىدىكى) ئايالىنىڭ ئانىسى ۋە ئۇ ئايالىنىڭ چوڭ ئانىلىرى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «قېيىن ئاناڭلارنى ئېلىشىڭلار سىلەرگە ھارام قىلىندى.» (نىسا سۈرىسى 23 ـ ئايەت) يەنى بىراۋنىڭ مەلۇم بىر ئايالغا نىكاھلىنىشى بىلەن بۇ ئايالىنىڭ ئانىسى ۋە چوڭ ئانىلىرى ئۇ كىشىگە ھارام بولىدۇ.

4. ئۆيلەنگۈچىنىڭ ئايالىنىڭ (باشقا ئەردىن بولغان) قىزلىرى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق

دەيدۇ: «سىلەرگە سىلەر بىر يەردە بولغان ئاياللىرىڭلارنىڭ (باشقا ئەردىن بولغان) قىزلىرىنى ئېلىش هارام قىلىندى. ئەگەر سىلەر ئۇلارنىڭ ئانىلىرى بىلەن بىر تۆشەكتە بولمىغان بولساڭلار، بۇچاغدا ئۇلارنى ئالساڭلار هېچ گۇناھ يوق.» (نىسا سۈرىسى 23 ـ ئايەت)

يەنى مەلۇم بىر ئايالغا نىكاهلىنىپ ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلغان كىشى ئۇچۇن ئۇ ئايالنىڭ قىزلىرى ۋە پۇتۇن نەۋرىلىرى هارام بولىدۇ. ئەگەر ئۇ كىشى بۇ ئايالغا نىكاهلانغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلمىغان بولسا (يەنى يېقىنچىلىق قىلماستىن ئايرىلىپ كەتكەن بولسا) بۇ چاغدا، ئۇ ئايالنىڭ قىزلىرى ئۇ كىشىگە هالالدۇر. يەنى ئۇلار بىلەن نىكاهلىنالايدۇ. دېمەك، بىراۋنىڭ مەلۇم بىر ئايالغا نىكاهلىنىپ ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلىشى بىلەن ئۇ ئايالنىڭ باشقا ئەردىن بولغان قىزلىرى بۇ كىشىگە هارام بولىدۇ.

**1020 ـ سوئال: مەلۇم ۋاقىتقىچە نىكاهلىنىشقا بولمايدىغان ئاياللار**

مەلۇم ۋاقىتقىچىلىك نىكاهلىنىشقا بولمايدىغان ئاياللار ئۈچ قىسىم بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1. ئۆيلەنگۈچىنىڭ (قولىدىكى) ئايالىنىڭ هەمشىرىلىرى ۋە ئۇ ئايالنىڭ ئاتا تەرەپتىن ياكى ئانا تەرەپتىن بولغان تاغا ئاچىلىرى. ئاللاھ تائالا بۇ هەقتە مۇنداق دەيدۇ: «سىلەرگە ئىككى هەمشىرىنى بىرلا ۋاقىتتا نىكاهىڭلاردا ساقلىشىڭلار هارام قىلىندى.» (نىسا سۈرىسى 23 ـ ئايەت) يەنى، بىراۋ ئايالىدىن ئاجراشماي تۇرۇپ، ئۇ ئايالنىڭ هەمشىرىلىرى بىلەن ياكى تاغا ئاچىلىرى بىلەن نىكاهلىنالمايدۇ. بەلكى ئايالىدىن ئاجراشقاندىن كېيىنلا يوقىرىدىكىلەر بىلەن نىكاهلىنالايدۇ.

2. باشقىسىنىڭ ئىددىتىدە بولغان ئاياللار. باشقا بىر ئەرنىڭ ئىددىتىدىن چىقىپ بولمىغان ئايال كىشى شۇ ئەرنىڭ زىممىسىدا بولۇپ هېسابلىنىدۇ. بۇ ۋەجىدىن، قايسى بىر سەۋەب بىلەن ئاجراشقان ياكى ئۆلۈپ كەتكەن ئېرىنىڭ ئىددىتى ئىچىدىكى ئاياللار بىلەن، ئۇلارنىڭ شۇ ئىددىتى توشمىغىچە نىكاهلىنىشقا بولمايدۇ. ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ئۇلار بىلەن نىكاهلىنىشقا بولىدۇ. بۇ هەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ئىددىتى توشمىغان ئاياللارغا ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى بۇرىتىپ ئۆتسەڭلار ياكى بۇنى دىلىڭلاردا يوشۇرۇن تۇتساڭلار سىلەرگە هېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئۇلارغا ئېغىز ئاچىدىغانلىقىڭلار ئاللاهقا مەلۇمدۇر. لېكىن ئۇلار بىلەن يوشۇرۇن ۋەدىلىشىپ قويماڭلار. پەقەت (ئاشكارا ئېيتىلسا خىجىل بولمايدىغان) مۇۋاپىق سۆزنى قىلساڭلار بولىدۇ. ئىددىتى توشمىغىچە ئۇلارنى نىكاهىڭلارغا ئېلىشقا بەل باغلىماڭلار. بىلىڭلاركى، ئاللاھ دىلىڭلاردىكىنى بىلىپ تۇرىدۇ.» (بەقەرە سۈرىسى 235 ـ ئايەت)

3. هەج ياكى ئۆمرىگە ئېھرام باغلىغان ئاياللار يەنى ئېھرام مۇددىتى ئىچىدىكى ئاياللار بىلەن نىكاهلىنىشقا بولمايدۇ. ئېھرام مۇددىتى تۈگەپ، ئۇلار ئېھرامدىن چىققاندىن كېيىن ئۇلار بىلەن نىكاهلىنىشقا بولىدۇ.

**1021 ـ سوئال: قېيىن ئانا بىلەن نىكاهلىنىشنىڭ هارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

قىزنى نىكاھ قىلىش بىلەنلا، بىر ياستۇققا باش قويمىسىمۇ، نىكاھ قىلىنغان ئايالنىڭ ئانىسى نىكاھ قىلغۇچى ئۈچۈن ئانا ئورنىدا بولىدۇ ـ دە، ئۇندىن كېيىن ئۇنىڭغا نىكاهلىنىش هارام بولىدۇ.

**1022 ـ سوئال: ئۆگەي قىز بىلەن نىكاهلىنىشنىڭ هارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

ئۆگەي قىز، ئۇ بىر ياستۇققا باش قويغان ئايالنىڭ قىزى بولۇپ، ئەگەر ئۇ ئايالنى نىكاهلاپ ئېلىپ، تېخى ئۇنىڭ بىلەن بىر ياستۇققا باش قويمىغان بولسا، كېيىن ئۇنىڭ قىزىنى ئالسا بولىدۇ.

**1023 ـ سوئال: كىلىنى بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

ئوغلىنىڭ ئايالى ( كېلىن ): ئوغلى دېگىنىمىز بېقىۋالغان ئەمەس، ئۆز پۇشتىدىن بولغان بالىدۇر. بالا بېقىۋېلىش تۈزۈمى ھەقىقەت ۋە ئەمەلىيەتكە خىلاپ بولغانلىقى، ھالالنى ھارام، ھارامنى ھالال قىلىشقا ئېلىپ بارىدىغانلىقى ئۈچۈن ئىسلام شەرىئىتىدە ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: سىلەر بالا قىلىۋالغانلارنى ئاللاھ بالىلىرىڭلارنىڭ ھۆكمىدە قىلمىدى، بۇ (يەنى ئۆز پۇشتۇڭلاردىن بولمىغانلارنى بالا قىلىۋېلىشىڭلار) پەقەت ئېغىزىڭلاردا ئېيتىلغان سۆزدۇر [ئەھزاب سۈرىسى 4 ـ ئايەت] يەنى بۇنداق سۆزلەر ئېغىزىڭلاردىكى سۆزدىن ئىبارەت، ھەقىقەتنى ئۆزگەرتىۋېتەلمەيدۇ، يات كىشىنى تۇغقان قىلىۋېتەلمەيدۇ.

**1024 ـ سوئال: ئىككى ئاچا ـ سىڭىل بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ئۆيلەنمەكنىڭ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

جاھىلىيەت دەۋرىدە يولغا قويۇلۇپ، ئىسلام كەلگەندىن كېيىن ھارام قىلىنغان نەرسىلەرنىڭ يەنە بىرى: ئىككى ئاچا ـ سىڭىل بىلەن بىرلا ۋاقىتتا ئۆيلىنىشتۇر. چۈنكى ئىسلام داۋاملىق تەشەببۇس قىلغان قېرىنداشلىق سۆيگۈسى ئاچا ـ سىڭىل بىر ـ بىرىگە كۈندەش بولۇپ قالسا، ئۆلۈمگە مەھكۇم بولىدۇ.

**1025 ـ سوئال: باشقىلارنىڭ نىكاھىدىكى ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

ئېرى بار ئايالغا ئېرىنىڭ نىكاھىدا تۇرغان مۇددەت ئىچىدە باشقا بىر كىشى بىلەن نىكاھلىنىش ھارامدۇر. بۇنداق ئايالنىڭ باشقا بىر كىشىگە نىكاھلىنىشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئىككى شەرت تېپىلىشى كېرەك:

بىرىنچى: ئۆلۈم ياكى تالاق بىلەن ئېرىنىڭ قولىدىن ئاجرىغان بولىشى كېرەك.

ئىككىنچى: ئاللاھ تائالا ئىلگىرىكى ئەر ـ ئاياللىقنىڭ تۈگەنچىسى قىلىپ بەلگىلىگەن ۋە بۇيرىغان ئىددەتنى تولۇق توشقۇزىشى كېرەك.

ھامىلدار ئايال ئۈچۈن بۇ ئىددەتنىڭ مۇددىتى تاكى ئۇ قورسىقىدىكى بالىنى تۇغقانغا قەدەر بولۇپ، ھامىلدارلىق مۇددىتى ئۇزۇن بولسۇن، قىسقا بولسۇن پەرقى يوق. ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئايالنىڭ ئىددىتى تۆت ئاي ئون كۈن.

ئاجراشقان ئاياللار ئۈچۈن ئۈچ ھەيز مۇددىتىدۇر. ھەيز سانىنى ئۈچ قىلىشتىكى مەقسەت: بالىياتقۇدا ئىلگىرىكى ئېرىدىن بولغان بالا بار يوقلىقىنى تەكشۈرۈپ ئۈچۈندۇر. نەسەب ئارىلىشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن بۇنداق ئېھتىيات زۆرۈردۇر. ئەمما ئايال كىشى ھەيز كۆرمەيدىغان بەك كىچىك قىز ياكى ياشانغان چوڭ ئايال بولسا، ئۇلارنىڭ ئىددىتى ئۈچ ئاي بولىدۇ.

**1026 ـ سوئال: نىكاھلىنىش ھارام قىلىنغان باشقا ئاياللار**

1)باشقىلارنىڭ نىكاھىدىكى ئاياللار

ئېرى بار ئايالغا ئېرىنىڭ نىكاھىدا تۇرغان مۇددەت ئىچىدە باشقا بىر كىشى بىلەن نىكاھلىنىش ھارامدۇر. بۇنداق ئايالنىڭ باشقا بىر كىشىگە نىكاھلىنىشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئىككى شەرت تېپىلىشى كېرەك:

بىرىنچى: ئۆلۈم ياكى تالاق بىلەن ئېرىنىڭ قولىدىن ئاجرىغان بولىشى كېرەك.

ئىككىنچى: ئاللاھ تائالا ئىلگىرىكى ئەر ـ ئاياللىقنىڭ تۈگەنچىسى قىلىپ بەلگىلىگەن ۋە بۇيرىغان ئىددەتنى تولۇق توشقۇزىشى كېرەك.

2)مۇشرىك ئاياللار

نىكاھلىنىش ھارام قىلىنغان ئاياللاردىن بىرى مۇشرىك ئايالدۇر. مۇسۇلمان ئەرلەرنىڭ دىنسىز، مۇشرىك ۋە بۇددىست قاتارلىق ھېچبىر ساماۋىي دىنغا مەنسۇپ بولمىغان ئاياللار بىلەن ئۆيلىنىشى جائىز ئەمەس. بۇ پۈتۈن ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقىدۇر.

3)زىنا قىلىدىغان ئاياللار

بۇ يەردە زىنا قىلىدىغان ئاياللاردىن مەقسەت: ئاشكارا زىنا قىلىپ ئۇنى كەسىپ قىلىۋالغان زىناخور ئاياللاردۇر.

زىنا قىلغۇچى ئەر پەقەت زىنا قىلغۇچى ئايالنى ياكى مۇشرىك ئايالنىلا ئالىدۇ، زىنا قىلغۇچى ئايال پەقەت زىنا قىلغۇچى ئەرگە ياكى مۇشرىككىلا تېگىدۇ، ئۇنداق قىلىش مۆئمىنلەرگە ھارام قىلىندى [نۇر سۈرىسى 3- ئايەت] چۈنكى ئاللاھ تائالا پەقەت مۆئمىن ئاياللارنىڭ ئىپپەتلىكىنى ۋە ئەھلى كىتابنىڭ ئىپپەتلىك ئاياللىرىنى ئېلىشقىلا رۇخسەت قىلغان، ھەمدە ئۇلارنى ئالىدىغان ئەرلەرنىڭمۇ ئىپپەتلىك بولۇشىنى شەرت قىلغان. شۇڭا كىمكى ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ كىتابىدىكى بۇ ھۆكۈمنى قوبۇل قىلمىسا ھەمدە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىسا ئۇ مۇشرىك ھېسابلىنىدۇ.

## 1027- سۇئال: ئىددەت ۋە نىكاھلىنىش ھارام قىلىنغان ئاياللار توغرىسىدا قۇرئان كەرىمنىڭ ھۆكۈمى

ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق بايان قىلىدۇ: تالاق قىلىنغان ئاياللار ئۈچ ھەيز ئۆتكۈچە ئىددەت تۇتىدۇ، ئەگەر ئۇلار ئاللاھقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن بالىياتقۇلىرىدىكى ئاللاھ ياراتقان نەرسىنى يوشۇرۇش ئۇلارغا دۇرۇس ئەمەس [بەقەرە سۈرىسى 228 ــ ئايەت]

ئاياللىرىڭلاردىن ھەيز كەلمەيدىغانلارنىڭ ئىددىتىنىڭ قانچىلىك بولىدىغانلىقىدىن شۈبھىدە بولساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتى ئۈچ ئايدۇر، تېخى ھەيز كۆرمىگەنلەرنىڭ ئىددىتى ھەم ئۈچ ئايدۇر، ھامىلدار ئاياللارنىڭ ئىددىتى تۇغۇش بىلەنلا تۈگەيدۇ [تالاق سۈرىسى 4- ئايەت]

ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ، ئاياللىرى قېپقالغان كىشى بولسا، ئاياللىرى تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتىشى لازىم [بەقەرە سۈرىسى234- ئايەت]

يۇقىرىدىكى نىكاھلىنىشقا بولمايدىغان ئاياللارنىڭ 15 تۈرىدىن 14 تۈرىنى قۇرئان كەرىم نىسا سۈرىسىدىكى ئۈچ ئايەتتە بايان قىلغان: «ئاتىلىرىڭلار ئالغان ئاياللارنى ئالماڭلار، بۇنىڭدىن ئىلگىرىكىسى ئەپۇ قىلىنىدۇ، بۇ ھەقىقەتەن يامان ئىشتۇر، قەبىھ كۆرىلىدىغان ئىشتۇر، بۇ نېمە دېگەن يامان ئادەت ـ ھە. سىلەرگە ئانىلىرىڭلارنى، قىزلىرىڭلارنى، ھەمشىرەڭلارنى، ئاتاڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنى، ئاناڭلارنىڭ ھەمشىرىلىرىنى، قېرىنداشڭلارنىڭ قىزلىرىنى، ھەمشىرەڭلارنىڭ قىزلىرىنى، سۈت ئانىلىرىڭلارنى، ئېمىلدەش ھەمشىرەڭلارنى، قېيىن ئاناڭلارنى، سىلەر بىر يەردە بولغان ئاياللىرىڭلارنىڭ (باشقا ئەردىن بولغان) قۇچىقىڭلاردا تەربىيىلىگەن قىزلىرىنى ئېلىش ھارام قىلىندى. ئەگەر سىلەر ئۇ ئاياللىرىڭلار بىلەن بىر تۆشەكتە بولمىغان بولساڭلار، ئۇلارنىڭ قىزلىرىنى ئالساڭلار ھېچ گەپ يوقتۇر. يەنە ئۆز پۇشتۇڭلاردىن بولغان بالىلىرىڭلارنىڭ ئاياللىرىنى ئېلىشىڭلار ۋە ئىككى ھەمشىرىنى بىللە بىرلا ۋاقىتتا ئەمرىڭلاردا ساقلىشىڭلار ھارام قىلىندى، لېكىن ئۆتكەنكىلەر ئەپۇ قىلىندى، ئاللاھ ھەقىقەتەن مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر. ئېرى بار ئاياللارنى ئېلىشمۇ سىلەرگە ھارام قىلىندى.» [نىسا سۈرىسى 22- 24- ئايەتلەر] ئەمما ئايالنى ھاممىسى بىلەن بىر ۋاقىتتا ئەمرىگە ئېلىشنىڭ ھاراملىقى بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۆزىدە بايان قىلىنغاندۇر.

**1028ـ سوئال: مۇشرىك ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى**

نىكاھلىنىش ھارام قىلىنغان ئاياللاردىن بىرى مۇشرىك ئايالدۇر. بۇ، ئەرەبلەرنىڭ مۇشرىكلىرىدەك بۇتلارغا ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش نەرسىلەرگە چوقۇنىدىغان ئايالدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: مۇشرىك ئاياللار ئىمان ئېيتمىغۇچە ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئالماڭلار. (ھۆر) مۇشرىك ئايال سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ، مۆئمىن دىدەك، ئەلۋەتتە ئۇنىڭدىن ئارتۇقدۇر، مۇشرىك ئەرلەر ئىمان ئېيتمىغۇچە مۆئمىن ئاياللارنى ئۇلارغا ياتلىق قىلماڭلار، (ھۆر) مۇشرىك ئەر سىلەرنى مەپتۇن قىلغان تەقدىردىمۇ مۆئمىن قۇل ئەلۋەتتە ئۇنىڭدىن ئارتۇقدۇر، ئەنە شۇلار (مۇشرىك ئەر ۋە ئاياللار) سىلەرنى دوزاخقا چاقىرىدۇ، ئاللاھ ئۆز ئىرادىسى بويىچە جەننەتكە مەغپىرەتكە چاقىرىدۇ [بەقەرە سۈرىسى 221ـ ئايەت]

بۇ ئايەتكە ئاساسەن مۇسۇلماننىڭ مۇشرىك ئايال بىلەن ئۆيلىنىشى ۋە مۇسۇلمان ئايالنىڭ مۇشرىك ئەر بىلەن نىكاھلىنىشى توغرا بولمايدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ دىن ئېتىقادلىرى ئارىسىدا ئوخشاشماسلىق ۋە چوڭ پەرق بار بولۇپ، بىرى جەننەتكە يەنە بىرى جەھەننەمگە چاقىرىدۇ. جەننەتكە چاقىرغانلار ئاللاھقا، پەيغەمبەرگە ۋە ئاخىرەت كۈنگە ئىشەنگەن، جەھەننەمگە چاقىرغانلار بولسا، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرگەن، پەيغەمبەرگە ۋە ئاخىرەت كۈنگە تانغان ۋە ئىنكار قىلغانلاردۇر.

**1029ـ سوئال: ئەھلى كىتاب ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىش**

ئەھلى كىتاب يەنى يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئاياللار بىلەن ئۆيلىنىشنى قۇرئان كەرىم جائىز دەپ قارىغان، بۇلار دىنلىرىنىڭ ئەسلىنى نەقەدەر ئۆزگەرتىۋەتكەن بولىشىدىن قەتئىينەزەر ساماۋى بىر دىنغا مەنسۇپ بولغانلىقى ئۈچۈن، قۇرئان كەرىم ھەر جەھەتتە ئۇلارغا ئالاھىدە مۇئامىلە قىلغان. شۇڭا بۇ ھەقتىمۇ خۇددى ئۇلارنىڭ تامىقىنى يېيىشكە رۇخسەت قىلغاندەكلا، مۇسۇلمانلارغا ئۇلارنىڭ قىزلىرى بىلەن ئۆيلىنىشكە رۇخسەت قىلغان. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: بۈگۈن سىلەرگە پاك نەرسىلەر ھالال قىلىندى، كىتاب بېرىلگەنلەرنىڭ تامىقى سىلەرگە ھالال ۋە سىلەرنىڭ تامىقىڭلارمۇ ئۇلارغا ھالالدۇر، مۆئمىنلەردىن بولغان ئىپپەتلىك ئاياللارنىڭ، سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەردىن بولغان ئىپپەتلىك ئاياللارنىڭ مەھرىنى بەرسەڭلار، ئىپپەتلىك بولغىنىڭلار ۋە ئاشكارا ـ يوشۇرۇن پاھىشىنى كۆزلىمىگەن ھالدا (ئۇلارنى ئالساڭلار) ئۇلار سىلەرگە ھالالدۇر [مائىدە سۈرىسى 5ـ ئايەت]

مانا بۇ باشقا دىنلاردا تېپىلمايدىغان ئىسلامىي كەڭچىلىكنىڭ بىر مىسالىدۇر، ئىسلام يەھۇدىي ۋە خرىستىئاننى كاپىر ۋە ئازغۇچى دەپ قارىغان بولسىمۇ، ئاشۇ دىنلاردىكى بىر ئايال مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئايالى ۋە ئۇنىڭ ئۆيىنى تۇتقۇچى، كۆڭلىنى ئاچىدىغان شېرىكى، بالىلىرىنىڭ ئانىسى ۋە سىردىشى بولىشىغا رۇخسەت قىلغان، چۈنكى ئەر ـ خوتۇنلۇق بۇلارنى تەقەززا قىلىدۇ. قۇرئان كەرىم بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن: ئاياللار بىلەن ئارام ئېلىشىڭلار ئۈچۈن ئۇلارنى سىلەرنىڭ ئۆز تېپىڭلاردىن ياراتقانلىقى، ئاراڭلاردا مېھىر ـ مۇھەببەت ئورناتقانلىقى ئاللاھنىڭ (كامالى قۇدرىتىنى كۆرسىتىدىغان) ئالامەتلىرىدىندۇر [رۇم سۈرىسى21ـ ئايەت]

**1030ـ سوئال: مۇشرىك ئاياللار بىلەن نىكاھلانغانلارغا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك بىر قانچە ئاگاھلاندۇرۇش**

1 ـ ئىسلام پەقەتلا ساماۋى دىن ۋە ساماۋى كىتابى بار ئايالدىن ئۆيلىنىشكە رۇخسەت قىلغان.

ئەمما كوممۇنىست ۋە ئاتېئىست ئاياللاردەك تېگىدە دىنسىز بولغانلار ياكى ئىسلام رەت قىلىدىغان باھائىيە، دۇرزىيە ۋە نۇسەيرىيە قاتارلىق تائىپىلەردىكى ئاياللاردىن ئۆيلىنىش بولسا، كەسكىن ھارام ۋە قانۇنسىزدۇر.

2 ـ ئىسلام پەقەتلا يەھۇدىي، خرىستىئانلارنىڭ پاك ۋە ئىپپەتلىك بولغانلىرىنىلا ئېلىشقا رۇخسەت قىلغان. ئىپپەتسىز ئاياللىرى بىلەن توي قىلىشقا رۇخسەت قىلمىغان.

3 ـ ئائىلە ۋە ئۆرۈپ ـ ئۆغقانلىرى ئىسلام دىنىغا ۋە مۇسۇلمانلارغا دۈشمەنلىك قىلىدىغان يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئاياللارنى ئېلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۆيلىنىش دېگەن ئايالنىڭ ئائىلىسى بىلەن مۇناسىۋەتلىشىش ۋە ئۇلار بىلەن دوستلۇق ئورنىتىش دېگەنلىك، شۇڭا بۇنداق ئەھۋالدا ئۇنى ئېلىشقا بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ ئايال ئۆزىنىڭ دىنى ۋە مىللىتىگە سادىقلىق قىلىپ مۇسۇلمانلارغا قارشى جاسۇسلۇق قىلىش ۋە دۈشمەنلەر بىلەن ھەمكارلىشىشتىن يانمايدۇ، ئۇنىڭ بۇنداق قىلىشىدىن خاتىرجەم بولغىلىمۇ بولمايدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن ھازىرقى ئىسرائىل دۆلىتىدىكى يەھۇدىي ئايالدىن ئۆيلىنىشكە قەتئىي بولمايدۇ.

4 ـ دىن ئەھكاملىرىنى ئورۇنداشقا ھېرىسمەن دىندار مۇسۇلمان ئايال، مۇسۇلمان كىشىگە ئىسلام نامىنى ئاتا ـ ئانىسىدىن مىراس ئالغان، دىنغا سۇس قارايدىغان مۇسۇلمان ئايالدىن ياخشىراقتۇر. بۇنىڭغا ئاساسەن، كىم بولىشىدىن قەتئىينەزەر مۇسۇلمان ئايال مۇسۇلمان كىشى ئۈچۈن ھەرقانداق يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئايالدىن ئەۋزەل دېيىشكە بولىدۇ.

5 ـ ئەگەر مۇسۇلمان كىشى باللىرىنىڭ ئېتىقادىنى بۇلغىۋېتىدۇ، ئەخلاق جەھەتتە ئۇلارنى يامان يولدا تەربىيىلەپ قويىدۇ دەپ قورقسا، دىننى بۇ خەۋپ ـ خەتەردىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن بۇنداق يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئايالدىن يىراق تۇرىشى ۋاجىب. بولۇپمۇ شۇنداق ئايالنىڭ دۆلىتى ۋە مۇھىتىدا ياشايدىغانلار شۇنداق قىلىشى تېخىمۇ زۆرۈر.

6 ـ ئەگەر بىر شەھەردە مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئاز بولسا، كۆپلۈك قاراشقا ئاساسەن مۇسۇلمان ئەرلەرنىڭ مۇسۇلمان ئاياللاردىن باشقىلارغا ئۆيلىنىشى ھارام بولىدۇ. چۈنكى بۇنداق شارائىت ئاستىدا مۇسۇلمان ئەرلىرىنىڭ مۇسۇلمانلاردىن ئۆيلەنمەي باشقىلاردىن ئۆيلىنىشى، مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ باشقا دىندىكىلەرگە ياتلىق بولۇشى ھارام بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاشۇ ئاز سانلىق مۇسۇلمانلارنىڭ قىزلىرىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ ئەرسىز قېلىشىغا سەۋەب بولىدۇ، بۇنداق بولسا مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىگە چوڭ زىيان يېتىدۇ. شۇڭا بۇنداق شارائىتلاردا يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئاياللاردىن ئۆيلىنىشكە بېرىلگەن رۇخسەتنى ۋاقىتلىق توختۇتۇپ تۇرۇش ئارقىلىق بۇ زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش مۇمكىندۇر.

**1031ـ سۇئال: مۇسۇلمان ئايالنىڭ مۇسۇلماندىن غەيرىيگە ياتلىق بولۇشى ھارام**

ئەھلى كىتاب بولسۇن ياكى بولمىسۇن، مۇسۇلمان بولمىغان بىر ئەر كىشىگە مۇسۇلمان بىر ئايالنىڭ ياتلىق بولۇشى ھارامدۇر. بۇ ھېچقانداق شارائىت ئاستىدا ھالال بولمايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: مۇشرىك ئەرلەر ئىمان ئېيتمىغۇچە مۆئمىن ئاياللارنى ئۇلارغا ياتلىق قىلماڭلار [بەقەرە سۈرىسى 221ـ ئايەت] ھەمدە مۆئمىن، مۇھاجىر ئاياللار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ئەگەر ئۇلارنى ھەقىقىي مۆئمىن دەپ تونىساڭلار، ئۇلارنى كاپىرلارغا قايتۇرماڭلار، ئۇلار كاپىرلارغا ھالال ئەمەس، كاپىرلارمۇ ئۇلارغا ھالال ئەمەس [مۇمتەھىنە سۈرىسى 10ـ ئايەت]

بۇ ئومۇمىي ھۆكۈمدىن ئەھلى كىتاب ئەرلىرىنى ئايرىپ چىقىدىغان بىر دەلىل يوق بولغاچقا،

مۇسۇلمان ئايالنىڭ ھەرقانداق بىر كاپىرغا ياتلىق بولۇشنى پۈتۈن مۇسۇلمانلار بىردەك ھارام دەپ قارىغان.

### 1032ـ سوئال: مۇسۇلمان ئايالنىڭ مۇسۇلماندىن غەيرىيگە ياتلىق بولۇشىنىڭ ھارام بولۇشىنىڭ سەۋەبى

ئىسلام دىنى مۇسۇلمان ئەرنىڭ يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئايال بىلەن ئۆيلىنىشىگە رۇخسەت قىلغان. لېكىن مۇسۇلمان ئايالنىڭ يەھۇدىي ياكى خرىستىئان ئەرگە ياتلىق بولۇشىغا رۇخسەت قىلمىغان. چۈنكى ئۆينىڭ مەسئۇلى، ئىگىسى ۋە ئايالنىڭ باشلىقى ئەر كىشىدۇر. ھەممە يەھۇدىي ياكى خرىستىئان ئايالالار مۇسۇلمان ئەرگە ياتلىق بولغان تەقدىردە، ئىسلام ئۇلارغا ئېتىقاد ئەركىنلىكىنى بېرىپ، بارلىق قانۇنلىرى ئارقىلىق ئۇنىڭ ھوقۇقىنى قوغدىغان. لېكىن يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دىنلىرى باشقا دىندىكى ئايالنىڭ ئەركىنلىكىگە ۋە ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلمىغان، ئۇنداق بولىدىكەن ئىسلام دىنى مۇسۇلمان قىزلىرىنىڭ ئىستىقبالىنى قانداقمۇ خەتەرگە ئۇچرىتىپ، ئۇلارنى ئېتىقاد ئەركىنلىكىگە رىئايە قىلمايدىغانلارنىڭ قولىغا تاشلاپ قويسۇن؟

بۇ يەردىكى تۈپ مەسىلە شۇكى: ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەت ياخشى ئۆتىشى ئۈچۈن ئەر كىشى ئايالنىڭ ئېتىقادىنى ھۆرمەتلىشى كېرەك. مۇسۇلمان كىشى بولسا، يەھۇدىي ۋە خرىستىئانلار دىنلىرى ـ نەقەدەر بۇلغىنىپ كەتكەن بولىشىدىن قەتئىينەزەر ـ ئەسلىدە ساماۋى دىن، تەۋرات بىلەن ئىنجىل ئاللاھدىن كەلگەن كىتاب، مۇسا ۋە ئىسا ئەلەيھىسسالاملار ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى دەپ ئىشىنىدۇ. شۇڭا بۇ دىندىكى ئايال مۇسۇلمانغا ياتلىق بولغان تەقدىردە ئۆزىنىڭ دىنىنى، كىتابىنى ۋە پەيغەمبىرىنى ھۆرمەتلەيدىغان بىر ئەرنىڭ يېنىدا ياشىغان بولىدۇ، چۈنكى مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئىمانى پەقەت شۇلارغا ئىشىنىش بىلەنلا تولۇقلىنىدۇ. ئەمما يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دېگەن ئىسلامغا، قۇرئانغا ۋە ئىسلام پەيغەمبىرىگە پەقەتلا ئىشەنمەيدۇ، ئۇنداق ئەھۋالدا ئۇنىڭ يېنىدا دىنىنىڭ پەرىزلىرىنى ۋە ئىبادەتلىرىنى ئورۇندايدىغان، بەلگىلىگەن ھالال ـ ھارام چەكلىمىسىگە رىئايە قىلىدىغان بىر مۇسۇلمان ئايال قانداقمۇ ياشىيالىسۇن؟

باشقۇرۇپ تۇرىدىغان ئېرى ئۇنىڭ دىنىنى پۈتۈنلەي ئىنكار قىلىپ تۇرىۋاتسا، مۇسۇلمان ئايالنىڭ دىنىي ئەركىنلىكىنى ۋە مۇسۇلماندارچىلىقىنى ساقلاپ قېلىشى مۇمكىن ئەمەس.

شۇڭا، ئىسلام دىنى ئەر كىشىگە بۇتپەرەس، مۇشرىك ئايال بىلەن ئۆيلىنىشنى ھارام قىلغاندا، ھەقىقەتەن ئۆز روھىغا ئۇيغۇن ھەرىكەت قىلغان، چۈنكى ئىسلام دىنى بۇتپەرەسلىكنى ۋە شېرىك كەلتۈرۈشنى پۈتۈنلەي رەت قىلىدۇ. ناۋادا مۇسۇلمان كىشى بۇنداق ئايال بىلەن ئۆيلەنسە، بىر ـ بىرىنىڭ دىنىنى رەت قىلىدىغان بۇ ئىككى كىشى ئارىسىدا قانداقمۇ خاتىرجەملىك، مېھىر ـ شەپقەت ۋە سۆيگۈ بولسۇن؟

### 1033ـ سوئال: زىنا قىلىدىغان ئايالالار بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام قىلىنىشىنىڭ سەۋەبى

بۇ يەردە زىنا قىلىدىغان ئايالالاردىن مەقسەت: ئاشكارا زىنا قىلىپ ئۇنى كەسىپ قىلىۋالغان زىناخور ئايالالاردۇر. «زىنا قىلغۇچى ئەر پەقەت زىنا قىلغۇچى ئايالنى ياكى مۇشرىك ئايالنىلا ئالىدۇ، زىنا قىلغۇچى ئايال پەقەت زىنا قىلغۇچى ئەرگە ياكى مۇشرىككىلا تېگىدۇ، ئۇنداق قىلىش مۇئمىنلەرگە ھارام قىلىندى.» [نۇر سۈرىسى 3ـ ئايەت] چۈنكى ئاللاھ تائالا پەقەت مۇئمىن ئايالالارنىڭ ئىپپەتلىكىنى ۋە ئەھلى كىتابنىڭ ئىپپەتلىك ئايالىرىنى ئېلىشقىلا رۇخسەت قىلغان، ھەممە ئۇلارنى ئالىدىغان ئەرلەرنىڭمۇ ئىپپەتلىك بولۇشىنى شەرت قىلغان. ئاللاھ تائالا مۇنداق

دېگەن: زىنادىن ساقلىنىپ ئىپپەتلىك بولغان ھالدا [نىسا سۈرىسى 24- ئايەت]

شۇڭا كىمكى ئۇلۇغ ئاللاھنىڭ كىتابىدىكى بۇ ھۆكۈمنى قوبۇل قىلمىسا ھەمدە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلمىسا ئۇ مۇشرىك ھېسابلىنىدۇ. ئۇنىڭ بىلەن ئۆيلىنىشكە پەقەتلا شۇنىڭغا ئوخشاش مۇشرىكلا رازى بولىدۇ. كىمكى بۇ ھۆكۈمگە ئىقرار قىلىپ، ئۇنى قوبۇل قىلسا، لېكىن ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلىپ، ئۆيلىنىشى ھارام بولغان كىشىگە ئۆيلەنسە بۇنداق ئەھۋالدا، ئۇ زىناخور بولىدۇ. بۇ ئايەت نۇر سۈرىسىدىكى دەررە ئۇرۇش ئايىتىدىن كېيىن كەلگەن: زىنا قىلغۇچى ئايال ۋە زىنا قىلغۇچى ئەرنىڭ ھەر بىرىنى يۈز دەررىدىن ئۇرۇڭلار. [نۇر سۈرىسى 2 - ئايەت] بۇ بولسا جىسمانىي جازادۇر، ئەمما زىناخور بىلەن توي قىلىشنى چەكلەش بولسا، مەنىۋى جازادۇر. بۇ خۇددى ھازىرقى قانۇنلاردا گەرەجدانلىقتىن مەھرۇم قىلىشقا ياكى مەلۇم بىر ھوقۇقتىن مەھرۇم قىلىش جازاسىغا ئوخشايدۇ.

بۇ ھارام قىلىش ھۆكمىنى تۆۋەندىكىچە بايان قىلىشقا بولىدۇ: زىنا بىر جىنايەتتۇر، ئايال تەرەپىدىن قىلىنغان بۇ جىنايەت ئەرنىڭ ھوقۇقىنى دەپسەندە قىلىدۇ، ھەمدە ئاللاھ تائالا كىشىلەرگە نېمەت قىلىپ بەرگەن، ئىنسانلارنىڭ مەنپەئەتىنى تولۇقلايدىغان نەسەبنى بۇلغايدۇ. چۈنكى زىنا، ئۇرۇقلارنىڭ ئارىلىشىپ، نەسەبلەرنىڭ بۇزۇلىشىغا سەۋەب بولىدۇ. شۇڭا ئىسلام شەرىئىتىنىڭ گۈزەل ھۆكۈملىرىدىن بىرى بولسا: تەۋبە قىلغانلىقى ۋە ھامىلدار ئەمەسلىكى تولۇق ئىسپاتلانمىغۇچە زىناخور ئايالنى ئېلىشنى ھارام قىلىشتۇر.

ئۇنىڭ ئۈستىگە زىناخور ئايال پاسكىنا، مەينەت... ھەمدە ئۇلۇغ ئاللاھ نىكاھنى مېھىر - شەپقەت ۋە پاك سۆيگۈگە سەۋەب قىلغان. دېمەك: پاسكىنا ئايال قانداقمۇ پاك ئەر تەرەپىدىن ياخشى كۆرۈلۈپ، ئۇنىڭ جۈپتى بولالايدۇ؟ جۈپتى دېگەن سۆز جۈپلىشىشتىن يەنى ئوخشىشىشتىن كەلگەندۇر. بىر جۈپ ئەر - خوتۇن دېگەن بىر - بىرىگە ئوخشايدىغان ئىككەيلەن دېگەنلىكنى بىلدۈرىدۇ. پاك كىشى بىلەن پاسكىنا كىشى دىندا ۋە ئادەتتە بىر - بىرىگە زىت، ھەمدە بىر - بىرىدىن نەپرەت قىلىشىدىغان بولغاچقا، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىدا بىر - بىرىنى سۆيۈش، بىر - بىرىگە مېھرى - شەپقەت قىلىش ۋە بىر - بىرى بىلەن جۈپلىشىش ھاسىل بولمايدۇ. ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن راست ئېيتقان: يامان ئاياللار يامان ئەرلەرگە لايىقتۇر، يامان ئەرلەر يامان ئاياللارغا لايىقتۇر، ياخشى ئاياللار ياخشى ئەرلەرگە لايىقتۇر، ياخشى ئەرلەر ياخشى ئاياللارغا لايىقتۇر [نۇر سۈرىسى 26- ئايەت]

## 1034- سۇئال: مەھرەم دېگەن كىملەر؟

مەھرەم ـ مەيلى ئەر بولسۇن، مەيلى ئايال بولسۇن ئۆزىنىڭ جورىسى ۋە بىرگە نىكاھلىنىشى دۇرۇس بولمايدىغان تۇغقانلىرى دېيمەكتۇر.

ئاياللارنىڭ مەھرەملىرى ـ ئۇنىڭ ئۆزى بىلەن نىكاھلىنىشى دۇرۇس بولمايدىغان كىشىلىرىدۇر. ئۇلار: شۇ ئايالنىڭ ئاتىسى، بوۋىلىرى، تاغىلىرى، ئوغۇللىرى، قېرىنداشلىرى، قېرىنداشلىرىنىڭ ئوغۇللىرى، قېيىن ئاتىسى، ئۆگەي دادىسى، قىزلىرىنىڭ ئەرلىرى، ئاچا - سىڭىللىرىنىڭ ئەرلىرى ۋە بالاغەتكە يەتمىگەن باللار قاتارلىقلاردۇر. ئايال كىشى يوقىرىقىلار بىلەن يالغۇز قالسا، ئارىلاشسا، ھەتتا باشلىرىنى ئۇلارنىڭ ئالدىدا ئاچسىمۇ گۇناھ بولمايدۇ. ئايال كىشىنىڭ ئېرىمۇ، ئۇنىڭ ئالدىدا ئەۋرەت ئەزالىرىنى ئېچىشى دۇرۇس بولغانلىق جەھەتتىن ئۇنىڭغا مەھرەم سانىلىدۇ. ئەمما ئايال كىشى ئۈچۈن نامەھرەم سانىلىدىغانلار ـ يوقىرىقىلاردىن باشقا يات ئەرلەر دېيمەكتۇر.

ئەركىشىنىڭ مەھرەملىرى ـ ئۇنىڭ جورىسى ۋە ئۆزى بىلەن نىكاھى باغلانمايدىغان ئايال تۇغقانلىرى دېمەكتۇر. يۇقىرىقىلاردىن باشقا يات ئاياللار ئەركىشى ئۈچۈن نامەھرەم سانىلىدۇ.

**1035ـسۇئال: مەھرەملەر بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھارام بولۇشنىڭ ھىكمىتى**

نورمال بىر ئىنساننىڭ تەبىئىتى ئانىسى، ھەمشىرىسى ياكى قىزىغا قارىتا جىنسىي تۇيغۇنى رەت قىلىدۇ، ھەتتا ھايۋانلارنىڭ بەزىسى بۇنداق تۇغقانلىرىغا يېقىن كەلمەيدۇ. ئىنساننىڭ ھامىمىسىغا قارىتا تۇيغۇسى خۇددى ئانىسىغا بولغان تۇيغۇسىغا ئوخشاش، تاغىمۇ ئاتا ئورنىدىدۇر.

ناۋادا ئىسلام دىنى بۇ قەتئىي چەكلەش ھۆكۈملىرىنى بەلگىلىمىگەن بولسا ئىدى، داۋاملىق كۆرۈشۈپ تۇرىدىغان ۋە بىر يەردە يالغۇز ئولتۇرىدىغانلىقى ئۈچۈن ئەرلەر بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىنتايىن خەتەرلىك ئەھۋاللار كۆرۈلگەن بولاتتى.

ئەر كىشى بىلەن يۇقىرىقى ئايال تۇغقانلىرى ئوتتۇرىسىدا ئۆزئارا ھۆرمەت، يېقىنلىق، رەھىم ـ شەپقەت ۋە مېھرىبانلىقتەك ئالاھىدە تۇيغۇ ئۇستىگە قۇرۇلغان كۈچلۈك رىشتە مەۋجۇدتۇر، شۇڭا كىشىلەر ئارىسىدىكى سۆيگۈ ۋە دوستلۇق دائىرىسىنىڭ كېڭىيىشى ئۈچۈن مۇھەببەت تۇيغۇسى بىلەن يات ئاياللارغا يۈزلىنىپ قۇدا ـ باجىلىق مۇناسىۋەت ئارقىلىق يېڭى يېقىنچىلىقنى پەيدا قىلىش ئەڭ ياخشى چارە ئىدى.

بىز يۇقىرىدا بايان قىلغان تۇغقان ئاياللار بىلەن ئەر كىشىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى مېھرىبانلىق ۋە ھۆرمەتلەشكە تايانغان تۇغۇلما ھېسسىياتنى تېخىمۇ كۈچلۈك ۋە تېخىمۇ ئىسسىق ساقلاپ قېلىش كېرەك. شۇنداق قىلغاندىلا بۇ ھېسسىيات ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى دائىمىي مېھىر ـ شەپقەت رىشتىسىنىڭ ئاساسى بولالايدۇ، بۇنداق ھېسسىيات ۋە رىشتىنى ئاجرىشىپ كېتىش ۋە ئادا ـ جۇدا بولۇپ كەتكۈدەك جېدەل ـ ماجىراغا ئېلىپ بېرىش ئېھتىمالى بولغان ئۆيلىنىشنىڭ بوران ـــ چاپقۇنىغا ئۇچرىتىش، ئۇنىڭ داۋاملىشىشىغا توسالغۇ پەيدا قىلغانلىق بولىدۇ.

بۇنداق يېقىن تۇغقانلار ئىچىدە ئۆيلىنىشتىن مەيدانغا كېلىدىغان نەسىل كۆپىنچە ئەھۋاللاردا زەئىپ ـ ئاجىز بولىدۇ، ئەگەر بىر كىشىنىڭ تۇغقانلىرى ئارىسىدا جىسمانىي ياكى ئەقلىي جەھەتتىن ئەيىب بولسا، بۇ ئەيىبلەر كېلەچەكتىكى نەسىلدە يىغىلىپ نامايەن بولۇپ قېلىشى مۇمكىن.

**1036ـسۇئال: شەرتىگە توشمىغان نىكاھ**

شەرتىگە توشمىغان نىكاھ بولسا، نىكاھتا تېپىلىش كېرەك بولغان شەرتلەرنىڭ بىرەرسى تېپىلماي قالغان نىكاھتۇر. مەسىلەن، نىكاھنى گۇۋاھچى يوق تۇرۇپ قىلغانغا، ئىككى ھەمشىرىنى بىرلا ۋاقىتتا نىكاھىغا ئالغانغا، ئىددىتى چىقمىغان ئايالنى ئالغانغا، تۆتىنچى ئايالنىڭ ئىددىتى تۈگىمەي تۇرۇپ بەشىنچى ئايالنى ئالغانغا ۋە تالاق قىلىنۇاتقان ئايالنىڭ ئىددىتى چىقماي تۇرۇپ ئۇنىڭ ھەمشىرىسىنى ئالغانغا ئوخشاش نىكاھلاردۇر. بىر ئادەم بىر ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزسە ئۇنىڭ ھەمشىرىسىنى ئېلىش تاكى ئۇ ئايالنىڭ ئىددىتى چىقىپ بولغانغا قەدەر توغرا ئەمەستۇر. مەزكۇر ھالەتلەردە قىلىنغان نىكاھ توغرا بولمايدۇ. بۇ، شەرتىگە توشمىغان نىكاھ دەپ ئاتىلىدۇ.

**1037ـسۇئال: شەرتىگە توشمىغان نىكاھنىڭ ھۆكمى**

بىر ئەر، نىكاھ قىلىشقا شەرتى توشمىغان بىر ئايال بىلەن توي قىلغان بولسا، ئۇ ئەر مەيلى ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزسۇن ياكى ئۆتكۈزمىسۇن ئايالى يېنىدا بولمىسىمۇ گۇناھنىڭ

ئىچىدىن چىقىپ كېتىش ئۈچۈن ئۆز ئىختىيارى بىلەن نىكاھنى بۇزۇۋېتىپ ئايرىلىپ كېتىشى لازىم. ئايالنىڭمۇ شۇنداق قىلىشى لازىم. ھەر ئىككى تەرەپ گۇناھنىڭ ئىچىدىن چىقىپ كېتىشى لازىم. ئەگەر ئۇلار ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئايرىلىپ كەتمىسە، قازىنىڭ ئۇلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىشى لازىم.

نىكاھ شەرتىگە توشماي تۇرۇپ توي قىلغان ۋە جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن ئايال رەسمىي ئايرىلىپ كەتكەندىن كېيىن ئۆلۈمنىڭ ئىددىتىنى ئەمەس بەلكى ئۇ تالاقنىڭ ئىددىتىنى تۇتىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەگەر ئۇ ئايال ئايرىلىپ كەتكەندىن كېيىن ئۈچ قېتىم ھەيز كۆرسە، ئۇنىڭ ئەرگە تېگىشى دۇرۇس بولىدۇ. ئەمما ئايال ئايرىلىپ كەتكەندىن كېيىن ئەمەس ئايرىلىپ كېتىشتىن ئىلگىرى ئېرى بىلەن ئۆتكۈزگەن ئەڭ ئاخىرقى جىنسىي مۇناسىۋەت ۋاقتىدىن تارتىپ ئۈچ قېتىم ھەيز كۆرگەن بولسا، بۇ ھالەتتە ئۇنىڭ تاكى ئايرىلىپ كەتكەندىن كېيىن ئۈچ قېتىم ھەيز كۆرگەنگە قەدەر ئەرگە تېگىشى توغرا ئەمەس.

**1038-سۇئال: نىكاھ قىلغان ۋاقىتدا ئايالنىڭ ئەرگە قويىدىغان شەرتلىرىنىڭ ھۆكمى**

نىكاھ قىلغان ۋاقىتدا ئايالنىڭ ئەرگە قويىدىغان شەرتلىرىنىڭ ھۆكمى بىر خىل بولمايدۇ. ئۇ شەرتلەرنىڭ ئىچىدە بارلىق ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە ئەرنىڭ ئورۇنلىشى لازىم بولغان شەرتلەرمۇ بار. ۋاپا قىلىش لازىم بولغان ئۇ شەرتلەر بولسا، ئايالنى چىرايلىقچە ساقلاشقا ياكى ياخشىلىق بىلەن يەنى زۇلۇم قىلماي، يامان گېپىنى قىلماي، كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرماي قويۇۋېتىشكە، خىراجىتىنى بېرىشكە ۋە ياخشى مۇئامىلە قىلىشقا ئوخشاش ئاللاھ تائالا قىلىشقا بۇيرۇغان شەرتلەردۇر. ئەگەر بىر ئايال نىكاھ قىلغان ۋاقىتدا ئېرىگە مەزكۇر شەرتلەرنى قويغان بولسا، بارلىق ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە ئەرنىڭ ئايالنىڭ قويغان ئۇ شەرتلىرىنى ئورۇنلىشى لازىم. ئۇ شەرتلەرنىڭ ئىچىدە بارلىق ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە ئەرنىڭ ئورۇنلىشى لازىم ئەمەس شەرتلەرمۇ بار. مەسىلەن، بىر ئايالنىڭ ئەرنىڭ قولىدىكى ئايالنى قويۇۋېتىشنى شەرت قىلغىنىغا ئوخشاش. بىر ئايال نىكاھ قىلغان ۋاقىتدا ئېرىنىڭ قولىدىكى بۇرۇنقى ئايالنى قويۇۋېتىشنى شەرت قىلغان ۋە ئەر ئۇنىڭغا ماقۇل دېگەن بولسا، بۇ ئەھۋالدا بارلىق ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە ئەرنىڭ ئۇ شەرتنى ئورۇنلىشى لازىم. ئۇ شەرتلەرنىڭ ئىچىدە بەزى ئالىملار، ئورۇنلاش لازىم، بەزىلىرى بولسا، ئورۇنلاش لازىم ئەمەس، دەيدىغان شەرتلەرمۇ بار. مەسىلەن، بىر ئايالنىڭ ئېرىگە ئۆزىنىڭ ئۇستىگە خوتۇن ئالماسلىقنى ياكى ئۆزىنى ئاتا ئانىسىنىڭ ئۆيىدىن باشقا ئۆيگە يۆتكىمەسلىكنى شەرت قىلغىنىغا ئوخشاش. بىر ئايال ئېرىگە مەزكۇر شەرتلەرگە ئوخشاش بىرەر شەرت قويغان بولسا، بۇ ھالەتتە بەزى ئالىملارنىڭ قارىشى بويىچە، ئەرنىڭ ئۇ شەرتنى ئورۇنلىشى لازىم، بەزىلىرىنىڭ قارىشى بويىچە، ئەرنىڭ ئۇ شەرتنى ئورۇنلىشى لازىم ئەمەس. ئەگەر نىكاھ قىلىنغان ۋاقىتدا نىكاھنىڭ مەقسىتىگە زىت كېلىدىغان شەرتلەر قويۇلسا، ئۇ شەرتلەر ئەمەلدىن قالدۇرىلىدۇ ۋە ئۇلارغا ئەمەل قىلىنمايدۇ. لېكىن نىكاھ بۇزۇلۇپ كەتمەيدۇ. نىكاھغا قويۇلغان توغرا ئەمەس شەرتلەر نىكاھنىڭ توغرا بولۇشىغا ھېچقانداق تەسىر يەتكۈزەلمەيدۇ، ئەكسىچە ئۇ شەرتلەر ئەمەلدىن قالدۇرىلىدۇ.

**1039-سۇئال: ئايالنىڭ تاكى تۇيلۇقنى قولىغا ئېلىپ بولغىچە ئۆزىنى ئەرگە تاپشۇرماسلىقنىڭ بايانى**

ئايالنىڭ تاكى ئەر ئۇنىڭغا بېرىشكە تەيىن قىلغان تۇيلۇقنىڭ ھەممىسىنى ياكى ئۇنىڭ بىر

قىسمىنى قولىغا ئالغانغا قەدەر ئەرنى ئۆزى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن، ياكى سۆيۈشتىن ياكى قۇچاقلىشىدىن ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلارنى قىلىشتىن چەكلەش ھەققى بار. ئەگەر ئەر، ئايالغا تەيىن قىلغان تويلۇقتىن بىر سومغا قەدەر تويلۇقنى كەم بەرگەن بولسا، ئايالنىڭ ئەرنى ئۆزى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن توسۇش ھەققى بار. ئەرنىڭ بەرگەن تويلۇقنى ئايالدىن قايتۇرۇۋېلىش ھەققى يوق. تويلۇق ئايالغا ئايالنى ئۆيگە يۆتكەپ ئېلىپ كېلىشتىن ئىلگىرى بېرىلىپ بولۇشى لازىم. بۇ، ئەگەر ئەر ئايال تويلۇقنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى كېيىن بېرىشكە پۈتۈشمىگەن بولسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەگەر ئەر، ئايال بىلەن تويلۇقنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى كېيىن بېرىشكە پۈتۈشكەن بولسا، ئىش پۈتۈشكەن بويىچە بولىدۇ. بىر ئادەم بىر ئايالغا ئۇنىڭ تويلۇقىنى بېرىش ئۈچۈن مەن سىزگە تويلۇقنى مەن باي بولغان ۋاقتىدا ياكى شامال چىققان چاغدا، ياكى يامغۇر ياغقان چاغدا بېرەي، دېگەنگە ئوخشاش قاچان كېلىشى نامەلۇم بولغان بىر ۋاقىتنى بېكىتكەن بولسا، ئۇ ۋاقىت ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ ۋە ئۇ ئايالغا شۇ چاغنىڭ ئۆزىدىلا تويلۇقنى بېرىش لازىم بولىدۇ. ئەگەر بىر ئادەم بىر ئايالغا، مەن سىزگە تويلۇقنى سىز بىلەن ئايرىلىپ كەتكەن چاغدا، ياكى مەن ئۆلگەن ۋاقىتدا بېرەي، دېگەن بولسا، بۇ ئۆرپ ئادەت بويىچە ئېتىقاندا توغرىدۇر. ئەگەر شۇنداق دېگەن ئادەم ئايالنى يېنىشقىلى بولىدىغان تالاق قىلىۋاتقان بولسا، تويلۇقنى تاكى ئۇ ئايالنىڭ ئىددىتى چىقىپ بولغانغا قەدەر بېرىپ بولىشى لازىم.

### 1040-سۇئال: ئايالى بىلەن سەپەرگە چىقىشنىڭ ھۆكمى

ئەگەر ئەر ئايالىنىڭ نىكاھتىن ئىلگىرى ۋە كېيىن بېرىلىدىغان تويلۇقىنىڭ ھەممىسىنى بېرىپ بولغان ۋە ئەر ئايال ئۇچۇن ئىشەنچلىك ئادەم بولغان بولسا، ئەرنىڭ ئايالنى ئۆزى بىلەن بىللە سەپەرگە ئېلىپ چىقىش ھوقۇقى بار. ئەگەر ئەر ئايالىنىڭ تويلۇقىنىڭ ھەممىسىنى بېرىپ بولالمىغان ياكى ئايال ئەرگە ئىشەنچ قىلالمايدىغان بولسا، ئۇ ئەر ئايالنى ئۆزى بىلەن بىللە سەپەرگە ئېلىپ چىقالمايدۇ. پەتۋا بۇ قاراش بويىچە بېرىلىدۇ. لېكىن ئەر ئايالنى سەپەرگە زورلاپ ئېلىپ چىقمايدۇ.

## ئالتىنچى باپ. ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇشى

### 1041- سۇئال: غۇرۇرنىڭ يوقالغانلىقى ئەرلىكنىڭ ئۆلگەنلىكىدۇر

ئىنساننىڭ دۇنيادا ئەڭ شەرەپلىك ۋە ئەڭ قىممەتلىك نەرسىسى ئۇنىڭ نومۇسىدۇر. بەلكى ئىنساننىڭ نومۇسى ئۇنىڭ دىنىنىڭ ئاساسلىق پارچىسىدۇر. نومۇسنى ساقلاش دىنىنىڭ ئەڭ ئالدىنقى تەلىپى ۋە ئىماننىڭ كۆرۈنەرلىك ئالامەتلىرىدىن بىرىدۇر. بۇ مەسىلىدە پۈتۈن دىنلار ئىتتىپاقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلىرى ئۆز ئەھلىنىڭ نومۇسىنى ساقلاشتا، ئەڭ غۇرۇرلۇق زاتلار ئىدى.

ھەر كىشى ئۈچۈن ئۆزىنىڭ نومۇسى ۋە ئىپپىتى شۇنچىلىك مۇقەددەس بولغان يەردە، باشقىلارنىڭمۇ نومۇسى ۋە ئىپپىتىمۇ شۇنچىلىك مۇقەددەستۇر، ئۆزىنىڭ نومۇسىنى قوغداش يولىدا غۇرۇرلۇق بولغان كىشى، ئەلۋەتتە باشقىلارنىڭمۇ ئىپپەت، نومۇسلىرىنى قوغدىشى، دۈشمەنلىك ۋە خىيانەتلەر بىلەن ئۇلارنىڭ نومۇسلىرىنى ئاياق ئاستى قىلىشتىن ھەزەر قىلىشى كېرەك. يامان نىيەتلىك كىشلەرنىڭ باشقىلارنىڭ نومۇسلىرىغا كۆز تىكىشلىرى تۆۋەندىكى بوشلۇقلاردىن كېلىپ چىقىدۇ:

1. ئائىلە مەسئۇلىنىڭ ئۆز ئەھلىنى يات ئەرلەرنىڭ يامان نىيەتلىك تەمەلىرىدىن قوغداشقا ئەھمىيەت بەرمەسلىكى. بۇئاجىزلىق، ئائىلە مەسئۇلىنىڭ ئەرلىك غۇرۇرىنى يۇقاتقانلىقى ياكى ئۆز ۋەزىپىسىنى تونۇمىغانلىقى ياكى ئۆزىنىڭ تەربىيە ساھەسىدە بىلىمسىزلىكى تۈپەيلىدىن مەيدانغا كەلگەن ئاجىزلىقتۇر.

2. ئاياللارنىڭ ۋە قىزلارنىڭ كىيىنىشلىرى، سۆزلەشلىرى ۋە يۈرۈش ـ تۇرۇشلىرىدىكى نازاكەتتى ۋە جەلپكارلىقى. شۇڭا ئىسلام دىنى ھەرتۈرلۈك يامان ئاقىۋەتلەرنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئاياللارنى ئۆزلىرىگە قارىتا ئەرلەرنىڭ ھەۋەسلىرىنى قوزغىتىپ قويىدىغان بارلىق ئامىللاردىن يىراق بۇلۇشقا چاقىرغان. ئاللاھ پۈتۈن مۇسۇلمان ئاياللارغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئۆيلىرىڭلاردا ئولتۇرۇڭلار، ئىلگىرىكى جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئاياللارنىڭ ياسىنىپ چىققىنىدەك ياسىنىپ چىقماڭلار، ناماز ئوقۇڭلار، زاكات بېرىڭلار، ﷲقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ئىتائەت قىلىڭلار، ئى پەيغەمبەرنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر! ﷲ سىلەردىن گۇناھنى ساقىت قىلىشنى ۋە سىلەرنى تامامەن پاك قىلىشنى خالايدۇ.» (ئەھزاب سۈرىسى 33 ـ ئايەت)

بۇ ئايەتتىكى خىتابتىن مەقسەت، ئاياللارنى گۈزەل، يارىشىملىق كىيىملەرنى كىيىپ، ئېسىل يۈرۈشلىرىدىن مەنئى قىلىش ئەمەس. بەلكى ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇنقى دەۋرلەردىكى ئاياللارنىڭ ۋە كۈنىمىزدىكى مەدەنىيەت دەۋاسى قىلغۇچى ئاياللارنىڭ كىينگىنىدەك، يات ئەرلەر بار يەردە نىپىزلىكتىن بەدەنلىرىنى كۆرسىتىپ تۇرىدىغان، قىسقىلىقتىن تىزىدىن ئاشمايدىغان، تارلىقتىن بەدەنلىرىگە چاپلىشىپ تۇرىدىغان كىيىملەرنى كىيىشتىن مەنئى قىلىدۇ.

گۇھەر نەچچە قات تۇگۇنلەر ئىچىدە ساقلانغانلىقى ۋە ھەركىشىنىڭ ئۇنى كۆرەلمىگىنى ئۈچۈن شۇنچىلىك قىممەتكە سازاۋەر بولغان نەرسىدۇر. ئايال كىشىمۇ ئوزۇن، ئازادە، ئېسىل كىيىملەرنى كىيىپ يۈرسە، ئۇنىڭ ھۆرمىتى ۋە قىممىتى ئاشىدۇ، كىشىلەرمۇ ئۇنىڭدىن ھايا قىلىدۇ ۋە ئۇنى قەدىرلەيدۇ. شۇڭا ئاياللار يات ئەرلەر بار جايدا سۆز قىلغاندا، ئىمكان قەدەر ئۆزلىرىنىڭ ئاۋازلىرىنى جەلىبكار ۋە نازاكەتلىكتە سۇنئىيلەشتۈرىۋالماستىن، بەلكى نورمال، تەبىئىي سۆزلەشكە تىرىشىشى كېرەك. چۈنكى نازاكەتلىك، سۇنئىي ئاۋازلار ئەرلەرنى ئۆزىگە جەلب قىلىشنىڭ بىر ۋاسىتىسىدۇر. ئەرەب ماقالىلىرىدىمۇ "قۇلاق كۆزدىن بۇرۇن ئاشىق بولىدۇ "دەيدىغان سۆز بار.

3. ئەر ـ ئايال جىنسلىرىنىڭ ئاممۋى سورۇنلاردا ئارىلىشىپ ئولتۇرۇشى. ئىسلام شەرىئىتىدە، ئايال كىشلەرنىڭ ئۆز تۇغقانلىرىدىن بولمىغان، يات ئەرلەر بىلەن ئاممۋى سورۇنلاردا ئارىلىشىپ ئولتۇرۇشى، ئۇلارغا نازاكەتلىك ۋە سۇنئىي ئاۋازلىرى بىلەن، زۆرۈرىيەتسىز سۆز قىلىشى مەنئى قىلىنغان تۇرسىمۇ، كۆپلىگەن مۇسۇلمان ئائىلىلىرى ئۆزئارا زىيارەت ياكى باشقا مۇناسىۋەتلەردىن تاشقىرى، ئاممۋى سورۇنلاردىمۇ ئەر ـ ئاياللار بىر ئورۇندا ئارىلىشىپ ئولتۇرىدىغان، ئەرلەر بىلەن ئاياللار بىر ـ بىرىگە چاقچاق قىلىشىدىغان ئادەتلەرنى ئۆگىنىپ قالغان. بۇنداق ئىشلار دىنىمىزنىڭ كۆرسەتمىسىگە خىلاپ بولغىنىنىڭ سىرتىدا، بىز مۇسۇلمانلارنىڭ مىللىي ئەنئەنىلىرىمىزگىمۇ يات كېلىدىغان ئەھۋالدۇر.

4. ئائىلىدە دىنىي تەربىيەنىڭ يوقلىقى ياكى كەملىكى. بىر ئائىلىدە ھەقىقىي دىنىي تەربىيە بولىدىغان بولسا، ئۇنىڭ پايدىسى شۇ ئائىلىدىن يېتىشىپ چىققان پەرزەنتلەرنىڭ ئۆزى ئۈچۈنلا ئەمەس، بەلكى ئۇلار ياشىغان مەھەللە، يۇرت ۋە جەمئىيەت ئۈچۈنمۇ ئومۇم بولىدۇ. ئائىلىدىكى دىنىي تەربىيە، پەرزەنتلەرنىڭ ئىپتىدائى تەربىيىسى بولۇپ، دىنىي تەربىيىنى ئۆزلىرىگە

ئۆزلەشتۈرگەن قىز ـ يىگىتلەر ئائىلىنىڭ شەرىپىنى ۋە نومۇسىنى قوغداشنىڭ نەقەدەر مۇقەددەس ۋە ئۇلۇغ ۋەزىپە ئىكەنلىكىنى تونۇيدۇ. نەتىجىدە، قۇرۇق سۆزلەردىن ۋە يالغان تۆھمەتلەردىن ساقلىنىش ئۈچۈن بولسىمۇ، ياتلار بىلەن بىنورمال ئالاقە قۇرمايدۇ، قىزلار ئائىلىسىدىن رۇخسەتسىز خالىغان جايغا كەتمەيدۇ، يات ئەرلەر بىلەن بىرگە يۈرمەيدۇ. چۈنكى ئىسلام تەربىيىسىنىڭ تەقەززاسى بۇ خىل يولسىز ئالاقىلارنى ئىنكار قىلىدۇ ۋە مەنئى قىلىدۇ.

**1042ـ سۇئال: ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان ئىختىلاپلارنىڭ سەۋەبلىرى**

ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان ئىختىلاپلارنىڭ سەۋەبلىرى ناھايىتى كۆپتۇر. لېكىن ئۇلارنىڭ ئەڭ مۇھىملىرى تۆۋەندىكىلەردۇر.

1ـ ئەر ـ خوتۇننىڭ دەسلەپتە بىر ـ بىرىنى ياخشى تاللىماسلىقىدۇر. بۇ ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان ئىختىلاپنىڭ ئەڭ ئېغىرىنى، بىر ئائىلىنىڭ خاتىرجەملىكىنى ۋە ئۇنىڭ داۋاملىشىشىنى بۇزۇۋىدىغان ئەڭ خەتەرلىك ئىختىلاپنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئەر خوتۇن ئارىسىدا ئىختىلاپنىڭ يۈز بېرىپ قېلىشىدىن ساقلىنىش ئىختىلاپ يۈز بېرىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ ئامالىنى قىلىشتىن ياخشىدۇر. كېسەلگە گىرىپتار بولۇشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۇنىڭغا گىرىپتار بولۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ چارىسىنى قىلىشتىن كۆپ ئاساندۇر. ئوغۇل ـــ قىز، بىر ـ بىرىنى ياخشى تاللاش ۋە بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن ئەر ئايالنى، ئايال ئەرنى تاللىغاندا دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك بولغان مەزكۇر پرىنسىپلارغا رىئايە قىلىش ئائىلىنى ئەر خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىپ قالىدىغان ئىختىلاپ كېسىلىدىن ساقلايدىغان ۋە ئائىلىنىڭ خاتىرجەملىكىگە ۋە ئۇنىڭ داۋاملىشىشىغا تەھدىد سالىدىغان ۋابانى يىراقلاشتۇرىدىغان ئەڭ مۇھىم ئامىلدۇر.

2ـ ئائىلىنىڭ ئەتراپىدىكى مۇھىتىنىڭ ۋە جەمىيەتنىڭ ناچار بولۇشىدۇر. جەمىيەتنىڭ ناچار بولۇشىمۇ ئائىلىنىڭ تىنىگە كېسەلنىڭ ئېقىپ كىرىشىگە سەۋەب بولىدۇ ۋە ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا ئىختىلاپنىڭ يۈز بېرىشىنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. جەمىيەتنىڭ ناچار بولۇشى كۆپىنچە ۋاقىتلاردا بىر ئائىلىنىڭ پارچىلىنىشىغا ۋە ئائىلە ھاياتىنىڭ ئاياغلىشىشىغا سەۋەب بولىدۇ.

3ـ ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئاتا ئانىسىنىڭ ۋە ئۇرۇق تۇغقانلىرىنىڭ ئەر ـ خوتۇننىڭ خۇسۇسىي ئىشلىرىغا ئارىشىۋېلىشلىرىدۇر. بۇمۇ ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان ئىختىلاپقا ناھايىتى كۆپ سەۋەب بولىدىغان ئامىللارنىڭ بىرىدۇر. بۇ ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىدا ئۇلارنىڭ ئەر خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ نۇرىنى ئۆچۈرىدىغان جەڭگە جېدەل ۋە ماجىرالارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ھەتتا بۇ بەزىدە ئائىلىنىڭ پارچىلىنىشىغا ۋە ئائىلە ھاياتىنىڭ ئاياغلىشىشىغا سەۋەب بولۇشى مۇمكىن. مانا بۇلار ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا ئىختىلاپلارنىڭ يۈز بېرىشىگە سەۋەبچى بولىدىغان ئەڭ مۇھىم ئامىللاردۇر.

**1043ـ سۇئال: ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان ئىختىلاپلارنىڭ سەۋەبلىرى توغرىسىدا قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپنىڭ بايانى**

ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان ئىختىلاپنىڭ سەۋەبى ياكى ئايال تەرىپىدىن ياكى ئەر تەرىپىدىن كېلىدۇ. ئەگەر بۇ ئىختىلاپقا سەۋەپچى بولغان تەرەپ ئايال بولسا، ئىسلام دىنىنىڭ قارىشى بويىچە بۇ ئىختىلاپنىڭ ئامالىنى قىلىشقا ۋە ئائىلىدىن ئىختىلاپ كېسىلىنى يىراقلاشتۇرۇشقا ئەر مەسئۇلدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ئىختىلاپنى ھەل قىلىش جەريانىدا ئەرنىڭ

پايدىلىنىشى ۋە ئۇنىڭ دىۋ كەلگەن مەسىلىلەرگە ئۇيغۇن بىر شەكىلدە قوللىنىشى ئۈچۈن بىر نەچچە خىل ۋاستىلەرنى يولغا قويىدى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:

« سىلەر سەركەشلىك قىلىشلىرىدىن قورقىدىغان ئاياللارغا نەسىھەت قىلىڭلار، (بۇ ئۈنۈم بەرمىسە) بىر تۆشەكتە بىللە ياتماڭلار، (بۇمۇ ئۈنۈم بەرمىسە) ئۇلارنى ئەدەبلەش مەقسىتىدە ئاستىراق ئۇرۇڭلار. ئەگەر سىلەرگە ئىتائەت قىلسا، ئۇلارنى بوزەك قىلىش خىيالىدا بولماڭلار. الله ھەقىقەتەن سىلەردىن ئۈستۈندۇر، بۈيۈكتۇر (الله ئاياللارغا زۇلۇم قىلغانىنى جازالايدۇ) [سۈرە نىسا34 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى]

ئىسلام دىنى ئاياللارنىڭ سەركەشلىكىنىڭ ۋە ئۇنىڭ تەرسالىقىنىڭ چارىسىنى قىلىش ئۈچۈن ئايالنى ئۇرۇشنى رۇخسەت قىلغان بولسىمۇ، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايالنى ئۇرۇشنىڭ مەكرۇھ ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان ھەدىسلەرنى ۋە ئايالنىڭ سەركەشلىك قىلىشىنىڭ چارىسىنى قىلىش ئۈچۈن ئۇنى ئۇرۇشتىنمۇ باشقا ئامالارنىڭ بارلىقىنى بايان قىلدى. ھەدىستە مۇنداق بايان قىلىندى.

ئىياس ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەبۇ زۇبابتىن مۇنداق رىۋايەت قىلىندۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئاياللارنى ئۇرماڭلار! دېدى. كۆپ ئۆتمەي، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! ئاياللار ئەرلىرىگە بويسۇنمايدىغان بولۇپ كەتتى، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇرۇشقا رۇخسەت بەردى. ئارىدىن ئۇزۇن ئۆتمەي، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئۆيىنى ئېرىدىن شىكايەت قىلىپ كېلىدىغان ئاياللار بېسىپ كەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: مۇھەممەد (سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم) نىڭ ئۆيىنى ئېرىدىن شىكايەت قىلىپ كېلىدىغان ئاياللار بېسىپ كەتتى، سىلەرنىڭ ئىچىڭلاردىن ئايالىنى قاخشاتقانلار ياخشى ئادەملەر ئەمەس، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد 2146)

ئەگەر بۇ ئىختىلاپقا سەۋەپچى بولغان تەرەپ ئەر بولسا، ئايال بۇ ھالدا بۇنىڭغا نېمە ئىشنىڭ سەۋەب بولغانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن ئىزدىنىشى ۋە ئۇنىڭ چارىسىنى قىلىشقا ئۇرۇنىشى لازىم. ئەگەر ئايالغا ئەرنى رازى قىلىش ئۈچۈن ئۆزىنىڭ بەزى ھەقلىرىدىن ۋاز كېچىشكە توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ ئايالنىڭ بەزى ھەقلىرىدىن ۋاز كېچىپ بېرىش ئارقىلىق بولسىمۇ ئاخىرىدا ئايرىلىپ كېتىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ئەرنىڭ تېخىمۇ سەركەشلىك قىلىشىنىڭ ۋە يۈز ئۆرۈشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشى ياخشىدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى:

ئەگەر بىرەر ئايال ئېرىنىڭ كۆڭۈلسىز بولۇشىدىن ياكى يۈز ئۆرۈشىدىن ئەندىشە قىلسا، ئۇلارنىڭ ئۆزئارا كېلىشىشى ھېچ گۇناھ ئەمەس، كېلىشىش (ئۇزلۇشۇپ كېتىشتىن) ياخشى. ئىنسانلارنىڭ تەبىئىتىگە بېخىللىق سىڭىپ كەتكەن، ئەگەر (ئاياللىرىڭلارغا) ياخشىلىق قىلساڭلار، (ئۇلارغا زۇلۇم قىلىشتىن) ساقلانساڭلار (الله سىلەرنى مۇكاپاتلايدۇ). الله ھەقىقەتەن قىلمىشىڭلاردىن خەۋەرداردۇر [سۈرە نىسا-128]. ئاللاھ تائالانىڭ« كېلىشىش (ئۇزلۇشۇپ كېتىشتىن) ياخشى. ئىنسانلارنىڭ تەبىئىتىگە بېخىللىق سىڭىپ كەتكەن» دېگەن ئايىتى كېلىشىشنىڭ، يۇمشاق مۇئامىلىدە بۇلۇشنىڭ ۋە كېلىشىش ئۈچۈن بىر تەرەپنىڭ بەزى ھەقلىرىدىن ۋاز كېچىشنىڭ ئائىلىنىڭ ياخشى بولۇشى ۋە ئۇنىڭ تۈزۈلۈشىگە سەۋەب بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىدا ئىختىلاپ يۈز بەرگەن چاغدا ھەر ئىككى تەرەپ بىر ـ بىرىنىڭ

ئېغىرلىقنى كۆتۈرۈشى، سەۋر قىلىشى، ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشتىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن بەزى ھەقلىرىدىن ئۆتۈنۈپ بېرىشى، بولۇپمۇ ئەر، ئاللاھ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنى ئەسلىشى لازىم. ئاللاھ تائالا ئەرلەرگە تەۋسىيە قىلىپ مۇنداق دېدى:

ئى مۆئمىنلەر! ئاياللارغا زورلۇق قىلىپ، ئۇلارنى مىراس قىلىپ ئالماق (يەنى بىر ئادەمنىڭ قولىدىن يەنە بىر ئادەمنىڭ قولىغا ئۆتۈپ تۇرىدىغان مال ئورنىدا قىلىۋالماق) سىلەرگە دۇرۇس بولمايدۇ؛ ئۇلار ئوپئوچۇق بىر پاھىشە ئىشنى قىلمىغان ھالەتتە، سىلەر ئۇلارغا بەرگەن مەھرىدىن بىر قىسمىنى يۇلۇۋېلىش ئۈچۈن، ئۇلارغا بېسىم ئىشلەتمەڭلار، ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىڭلار، ئەگەر ئۇلارنى ياقتۇرمىساڭلار (سەۋر قىلىڭلار)، چۈنكى سىلەر ياقتۇرمايدىغان بىر ئىشتا الله كۆپ خەيرىيەتلەرنى پەيدا قىلىشى مۇمكىن [سۈرە نىسا-19].

ئەگەر ئەر - خوتۇن ئارىسىدىكى ئىختىلاپ ياخشىلىنىشقا ئەمەس تېخىمۇ يامانلىشىشقا ۋە ئېغىرلىششقا قاراپ ماڭغان ۋە ئۇلار بۇ ئىختىلاپنى ئۆزلىرى ھەل قىلالمايدىغان بولسا، بۇ ھالدا ئىسلام دىنى ئەر - خوتۇننىڭ ئارىسىنى ياخشىلاش ئۈچۈن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرىنىڭ ئىچىدىن ئاللاھ تائالادىن قورقىدىغان، ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇپ كەتمەسلىكىگە ۋە ئۇنىڭ بەختلىك ھالدا داۋاملىشىشىغا ھېرىسمەن ئادەملەرنىڭ ئارىلىششىنى يولغا قويدى. يەنى ئەر تەرەپتىن بىر ئادەم ۋە ئايال تەرەپتىن بىر ئادەم بىر يەرگە كېلىپ ئەر - خوتۇن ئارىسىدا يۈز بەرگەن ئىختىلاپنىڭ سەۋەبلىرىنى سۈرۈشتە قىلىدۇ، ئىككىسىنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى ھەل قىلىشقا ۋە ئىككىسىنى ئىناق ھالىتىگە كەلتۈرۈشكە كۈچىنىڭ يېتىشىچە تىرىشىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى:

ئەگەر ئەر - خوتۇن ئىككىيلەننىڭ ئىناقسىز بولۇپ قېلىشىدىن قورقساڭلار، ئەرنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىر ھەققانىي كىشىنى، خوتۇننىڭ تۇغقانلىرىدىن بىر ھەققانىي كىشىنى ئەۋەتىڭلار، الله ئەگەر بۇ ئىككى كىشىنى ئەپلەشتۈرۈشنى خالىسا، ئەر - خوتۇن ئىككىسىنىڭ ئارىسىغا ئىناقلىق سالىدۇ. الله ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر [سۈرە نىسا-35].

كېلىشتۈرۈشكە ئەۋەتىلىدىغان ئادەملەر ئۈچۈن ياخشى كىشىلەرنى تاللاش ۋە ئۇلارنىڭ نىيەتلىرىنىڭ ئەر - خوتۇن ئارىسىنى ياخشىلاش ۋە تۈزەش بولۇشى ئۇلارنىڭ ئۆز ۋەزىپىلىرىنى نەتىجىلىك ھالدا ئورۇنلىشىنىڭ ئەڭ مۇھىم سەۋەبلىرىدىندۇر. ئۇلارنىڭ ۋەزىپىلىرى بولسا ئەر - خوتۇننىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى يوقىتىشتىن ۋە ئۇلارنىڭ ھاياتىنى ئىناقلىق ۋە ساپلىق ھالىتىگە ئېلىپ كېلىشتىن ئىبارەتتۇر.

ئەگەر ئەر - خوتۇن ئارىسىدىكى ئىختىلاپ ناھايىتى ئېغىر بولۇپ ئىككى تەرەپتىن ئەۋە تىلگەن ئادەملەر ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى ھەل قىلىشقا ئىمكانسىز قالغان بولسا، بۇ ھالدا ئىسلام دىنى ئەر - خوتۇنلارنىڭ ئايرىلىپ كېتىشىنى يولغا قويدى. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى:

ئەگەر ئىككىسى ئۈزلۈشۈپ كەتسە، الله ئۆز پەزلى بىلەن ئۇلارنىڭ بىرسىنى ئىككىنچىسىدىن بىھاجەت قىلىدۇ، الله (نىڭ پەزلى) كەڭدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [سۈرە نىسا-130].
ئاللاھ تائالانىڭ« ئەگەر ئىككىسى ئۈزلۈشۈپ كەتسە، الله ئۆز پەزلى بىلەن ئۇلارنىڭ بىرسىنى ئىككىنچىسىدىن بىھاجەت قىلىدۇ» دېگەن سۆزى ئاللاھ تائالا ئەر ئايال ئىككىسىگە ئۇلارنىڭ بىر - بىرى بىلەن توي قىلىش ئارقىلىق ئېرىشىشكە مۇيەسسەر قىلغان كاتتا نېمەتلەرنىڭ بىرىدىن ئاجراپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ ھەر بىرى ئۈچۈن تەسەللىدۇر.

ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدىكى ئىختىلاپ ناھايىتى ئېغىر بولۇپ ئىككى تەرەپتىن ئەۋەتىلگەن ئادەملەر ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى ھەل قىلىشتىن ئىمكانسىز قالغان ۋاقتىدا، ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ ئايرىلىپ كېتىشى مەسىلىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن ناھايىتى ھېمكەت بىلەن يولغا قويۇلغان بىر تۈزۈمدۇر.

**1044ـسۇئال: ئەر خوتۇن ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى تۈگۈتۈش ئۈچۈن تىرىشىش**

1) ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بېرىدىغان ئىختىلاپنىڭ سەۋەبى ياكى ئايال تەرىپىدىن ياكى ئەر تەرىپىدىن كېلىدۇ. ئەگەر بۇ ئىختىلاپقا سەۋەپچى بولغان تەرەپ ئايال بولسا، ئىسلام دىنىنىڭ قارىشى بويىچە بۇ ئىختىلاپنىڭ ئامالىنى قىلىشقا ۋە ئائىلىدىن ئىختىلاپ كېسىلىنى يىراقلاشتۇرۇشقا ئەر مەسئۇلدۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ئىختىلاپنى ھەل قىلىش جەريانىدا ئەرنىڭ پايدىلىنىشى ۋە ئۇنىڭ دۈچ كەلگەن مەسىلىلەرگە ئۇيغۇن بىر شەكىلدە قوللىنىشى ئۈچۈن بىر نەچچە خىل ۋاستىلەرنى يولغا قويىدى.

2) بۇ ئىختىلاپقا سەۋەپچى بولغان تەرەپ ئەر بولسا، ئايال بۇ ھالدا بۇنىڭغا نېمە ئىشنىڭ سەۋەب بولغانلىقىنى بىلىش ئۈچۈن ئىزدىنىشى ۋە ئۇنىڭ چارىسىنى قىلىشقا ئۇرۇنىشى لازىم. ئەگەر ئايالغا ئەرنى رازى قىلىش ئۈچۈن ئۆزىنىڭ بەزى ھەقلىرىدىن ۋاز كېچىشكە توغرا كەلگەن تەقدىردىمۇ ئايالنىڭ بەزى ھەقلىرىدىن ۋاز كېچىپ بېرىش ئارقىلىق بولسىمۇ ئاخىرىدا ئايرىلىپ كېتىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدىغان ئەرنىڭ تېخىمۇ سەركەشلىك قىلىشىنىڭ ۋە يۈز ئۆرۈشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشى ياخشىدۇر.

3) ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىدا ئىختىلاپ يۈز بەرگەن چاغدا ھەر ئىككى تەرەپ بىر ـ بىرىنىڭ ئېغىرلىقىنى كۆتۈرىشى، سەۋر قىلىشى، ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشتىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن بەزى ھەقلىرىدىن ئۆتۈنۈپ بېرىشى، بولۇپمۇ ئەر، ئاللاھ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايىتىنى ئەسلىشى لازىم.

4) ئەگەر ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدىكى ئىختىلاپ ياخشىلىنىشقا ئەمەس تېخىمۇ يامانلىششقا ۋە ئېغىرلىششقا قاراپ ماڭغان ۋە ئۇلار بۇ ئىختىلاپنى ئۆزلىرى ھەل قىلالمايدىغان بولسا، بۇ ھالدا ئىسلام دىنى ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىنى ياخشىلاش ئۈچۈن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرىنىڭ ئىچىدىن ئاللاھ تائالادىن قورقىدىغان، ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇپ كەتمەسلىكىگە ۋە ئۇنىڭ بەختلىك ھالدا داۋاملىششىغا ھېرىسمەن ئادەملەرنىڭ ئارىلىششىنى يولغا قويىدى. يەنى ئەر تەرەپتىن بىر ئادەم ۋە ئايال تەرەپتىن بىر ئادەم بىر يەرگە كېلىپ ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا يۈز بەرگەن ئىختىلاپنىڭ سەۋەبلىرىنى سۈرۈشتە قىلىدۇ، ئىككىسىنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى ھەل قىلىشقا ۋە ئىككىسىنى ئىناق ھالىتىگە كەلتۈرۈشكە كۈچىنىڭ يېتىشىچە تىرىشىدۇ.

5) كېلىشتۈرۈشكە ئەۋەتىلىدىغان ئادەملەر ئۈچۈن ياخشى كىشىلەرنى تاللاش ۋە ئۇلارنىڭ نىيەتلىرىنىڭ ئەر ـ خوتۇن ئارىسىنى ياخشىلاش ۋە تۈزەش بولىشى ئۇلارنىڭ ئۆز ۋەزىپىلىرىنى نەتىجىلىك ھالدا ئورۇنلىشىنىڭ ئەڭ مۇھىم سەۋەبلىرىدىندۇر. ئۇلارنىڭ ۋەزىپىلىرى بولسا ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى يوقىتىشتىن ۋە ئۇلارنىڭ ھاياتىنى ئىناقلىق ۋە ساپلىق ھالىتىگە ئېلىپ كېلىشتىن ئىبارەتتۇر.

6) ئەگەر ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدىكى ئىختىلاپ ناھايىتى ئېغىر بولۇپ ئىككى تەرەپتىن ئەۋەتىلگەن ئادەملەر ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپنى ھەل قىلىشقا ئىمكانسىز قالغان بولسا، بۇ ھالدا

ئىسلام دىنى ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ ئايرىلىپ كېتىشىنى يولغا قويىدى.

7) ئايال بىلەن قېيىن ئانىنىڭ ئارىسىدىكى جىدەلنى چىرايلىق ھەل قىلىش لازىم.

بۇ، جەمىيىتىمىزدە كۆپ ئۇچرايدىغان بىر مەسىلىدۇر. كىشىلەر بۇنى كېلىن بىلەن قېيىن ئانىنىڭ ئارىسىدىكى جىدەل دەپ ئاتىشىدۇ. ئەر بۇ جىدەلنىڭ ئالدىدا ناھايىتى سەۋىرچان، سوغۇققان ۋە ھېكمەتلىك بولۇشى لازىم. بۇ ھالدا ھېكمەت ئەردىن ھەر بىر ھەق ئىگىسىگە ئۇنىڭ ھەققىنى بېرىشنى تەلەپ قىلىدۇ. چۈنكى ئايالنىڭ ھەقلىرى ئانىنىڭ ھەقلىرى بىلەن زىتمۇ- زىت كەلمەيدۇ.

ئايالنىڭ ھەقلىرى بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك تۇيلۇق، تەمىنات بېرىش، چىرايلىقچە تىرىكچىلىك قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. ئەمما ئانىنىڭ ھەقلىرى بولسا ئانىغا ياخشىلىق قىلىش، ئۇنىڭ بىلەن بولغان ئالاقىنى كۈچلەندۈرۈش ۋە ئۇنىڭغا گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا بويسۇنۇشتىن ئىبارەتتۇر. مەيلى ئاتا-ئانا بولسۇن مەيلى باشقا بىرى بولسۇن بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمگە بويسۇنۇشى ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدا گۇناھ ھېسابلانمايدىغان ئىشلاردا بولىدۇ. ئاتا ئانىغا ئاسىيلىق قىلىشنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىن سانىدى.

ئىبنى ھەجەر ئاتا ئانىنى قاخشىتىش ھەققىدە مۇنداق دېدى: ئاتا ئانىنى قاخشىتىش دېگەنلىك بىر بالىدىن ئاتا ئانىسى ئاغرىنىپ قالىدىغان بىرەر سۆزنىڭ ياكى ھەرىكەتنىڭ سادىر بولۇپ قېلىشى دېمەكتۇر. ئىبنى ئەتىيە مۇنداق دېدى: دىن بىلەن زىت ئەمەس ئىشلاردا ئاتا-ئانا بالىنى مەيلى ئۇ ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇغان بولسۇن مەيلى قىلىشتىن توسقان بولسۇن بالىنىڭ ئاتا ئانىغا بويسۇنۇشى ۋاجىپتۇر. ئەگەر ئاتا-ئانا بالىنى قىلىشقا بۇيرۇغان ئىش دىندا مۇستەھەپ، دەپ قارالغان ئىشلاردىن بولسا، بۇ ئىشلاردا بالىنىڭ ئاتا ئانىغا بويسۇنۇشى مۇستەھەپتۇر. ئاتا ئانىلارنى قاخشىتىش، مال دۇنيانى ئاياللىرىغا ۋە دوست بۇرادەرلىرىگە خەجلەپ بېرىش ئاخىر زاماندا كۆپ بولىدىغان ئىشتۇر.

**1045- سۇئال: ئەر- خوتۇن مۇناسىۋىتىنىڭ بۇزۇلۇشىغا سەۋەب بولىدىغان ئامىللار**

ئەر- خوتۇن مۇناسىۋىتىنىڭ بۇزۇلۇشىغا سەۋەب بولىدىغان ئامىللار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەت:

1. نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قاراش. نامەھرەملەردىن كۆزنى ساقلاش مەيلى ئەر بولسۇن، مەيلى ئايال بولسۇن ھەر ئىككىسى ئۈچۈن ياخشىدۇر ۋە يامان نەتىجىلەردىن ساقلىنىشنىڭ قالقىنىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇسۇلمانلارنى نامەھرەملەردىن كۆزلىرىنى ساقلاشقا بۇيرۇپ مۇنداق دەيدۇ: «مۆئمىن ئەرلەرگە ئېيتقىنكى،(نامەھرەملەرگە) تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى(ھارامدىن) ساقلىسۇن. مۇنداق قىلىش ئۇلار ئۈچۈن ياخشىدۇر. ئاللاھ ھەقىقەتەن ئۇلارنىڭ قىلمىشلىرىدىن خەۋەرداردۇر. مۆئمىن ئاياللارغا ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى ياپسۇن، كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان قىسمىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكارا قىلمىسۇن. لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن.» (نۇر سۈرىسى 30 ـ 31 ـ ئايەتلەر)

ئەمەلىيەتتە، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قاراش كۆپىنچە ھاللاردا، ئائىلىنى بۇزىدىغان يامان نەتىجىلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىدۇ. قانچىلىغان كىشىلەرنىڭ بىرەرگۈزەلنى ئۇچراتقىنىدا، ئۇنىڭغا ھەۋىسى بىلەن تىكىلىپ قارىشى ۋە ئۇنىڭمۇ كىشىنى مەپتۇن قىلارلىق ھالدا ئىنكاس بىلدۈرۈشى نەتىجىسىدە، كۆڭلى ئۇنىڭغا مايىل بولۇپ ئارقىسىدىن چېپىشى، ئاندىن ئىككىسى بىنورمال ئالاقە باغلىشى ئارقىلىق ئۇنىڭغا بوزۇلۇپ، ئۆيلىرىدىكى ئاياللىرىغا ھەۋەسسىز بولۇپ قالغانلىقتىن،

ئاددى بىر باھانىلەر بىلەن ئاتا-ئانىلىرىنى ئۆيلىرىدىن قوغلاپ چىقارغانلىقى، نەتىجىدە، باللىرىنى يېتىم قىلغانلىقى ياكى ئايالىرى بىلەن موھەببەتسىز، بەختسىز ھالدا ياشاشقا مەجبۇر بولغانلىقى، كۆپلىگەن ئاياللارنىڭمۇ بىرەر ئەركىشىگە ھەۋىسى بىلەن تىكىلىپ قارىشى، ئەرنىڭمۇ ئۇنىڭغا مەيلىنى بىلدۈرىدىغان ئىشارەتلىرى بىلەن جاۋاب قايتۇرىشى ۋە ئىشەنچ بىلدۈرىشى، ئاندىن ئىككىسى بىنورمال، يولسىز ئالاقە باغلىشى، نەتىجىسىدە، ئۇنىڭغا ئىشىنىپ، گاھ ئاشىق بولۇپ قالغان، ئۆز ئېرىگە بولسا ھەۋەسسىز، مۇھەببەتسىز بولۇپ قالغان سەۋەبتىن، ئېرىگە ئۆچ بولۇپ، ئۇنىڭ ئۆيىدىن ئازغىنا باھانىلەر بىلەن چىقىپ كېتىشى ئارقىلىق ئائىلىنى ۋەيران، باللىرىنى يېتىم قىلغانلىقى قاتارلىق ئېچىنىشلىق ئەھۋاللارنىڭ كۆپىنچىسى كىشىلەرنىڭ نامەھرەملەردىن كۆزلىرىنى ساقلىمىغانلىقىدىن كېلىپ چىقماقتا.

2.ئاياللارنىڭ نامەھرەملەرگە ئەۋرەت ئەزالىرىنى ئېچىشى. ئاياللارنىڭ ئەۋرىتى ـ ئىككى قولى، يۈزى ۋە ئىككى پۇتىدىن باشقا پۈتۈن ئازالىرى دېمەكتۇر. ئاياللارنىڭ نامەھرەملەر بار يەرلەردە نېپىز، قىسقا ۋە تار كىيىملەرنى كىيىشى ۋە ئەۋرەت سانالغان ئەزالىرىنى ئۇلارغا ئاشكارىلىشى ئىسلام شەرىئىتىدە توسۇلغان ئىشتۇر. شۈبھىسىزكى، ئاياللارنىڭ ئېچىشتىن توسۇلغان ئەزالىرىنى ئېچىپ يۈرۈشلىرى، ئەخلاقتىن نېسىۋىسى بولمىغان بەزى كىشىلەرنىڭ يامان غەرەزلەرنى ئويلىشى بىلەن جىنسىي ھەۋەسلىرىنى قوزغىتىشىغا سەۋەب بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئاستا ـ ئاستا يامان ئاقىۋەت يۈز بېرىپ قېلىشى ئېھتىمال. غەيرى نورمال ئەھۋال يۈز بەرمىگەن تەقدىردىمۇ ئۇنىڭغا كۆزى چۈشكەن ۋە نىيىتى بۇزۇلغان بىرىسى ئۇنىڭ ئارقىسىدىن چاپىدۇ. نەتىجىدە، ئەل ئارىسىدا سۆز ـ چۆچەكلەر تارقىلىدۇ. بۇ ئەھۋاللارنىڭ ھەممىسى ئەر ـ خوتۇن مۇناسىۋىتىگە ئەلۋەتتە تەسىر يەتكۈزىدۇ.

شۇنى تەكىتلەش كېرەككى، ئاياللارنىڭ ئاياللار كېسەللىكلىرى بۆلۈملىرىدە ئايال دوختۇر بار ھالدا، ئەر دوختۇرلارغا بارماسلىقى لازىم. بۇ، دىنىمىزغا خىلاپ ئىشتۇر. چۈنكى دوختۇرمۇ جىنسىي ھەۋەسكە ئىگە بولغان ئەردۇر. تۈرلۈك يامان ئاقىۋەتلەرنىڭ يۈز بېرىشى ئېھتىمال. غەيرى ئەھۋال يۈزبەرمىگەن تەقدىردىمۇ، ئېپپەتلىك، ھايالىق بىر ئايال كىشى ئۈچۈن بۇ ياخشى ئىش ئەمەس، ئەلۋەتتە. شۇڭا، ئايال دوختۇر بولمىغانلىقتىن، ئامالسىز قالغاندا، ئەر دوختۇرغا بېرىشقا بولىدۇ. بارغاندىمۇ يالغۇز بارماسلىقى لازىم.

3. نامەھرەم بىلەن يالغۇز قېلىش.  مەيلى ئەر بولسۇن، مەيلى ئايال بولسۇن، قايسى بىرىنىڭ ئۆزىگە نامەھرەم بولغان بىرسى بىلەن يالغۇز قېلىشى توغرا ئەمەس. بۇ ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋىتىگە تەسىر يەتكۈزمەي قالمايدۇ. ئاياللار ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتىنى قوغداپ ئاخىرغىچە داۋام قىلدۇرۇشى ئۈچۈن، بۇ ئىشلارغا ئالاھىدە دىققەت قىلىشى كېرەك، كۆپلىگەن ئەر ـ خوتۇنلار ئوتتۇرىسىدىكى يۈز بېرىدىغان جېدەل ـ ماجىرالارنىڭ كۆپىنچىسى بۇسەۋەبتىن بولىدۇ.

4. ئاياللارنىڭ ئىش ئورۇنلىرىدىكى ئەرلەر بىلەن مۇناسىۋەت ئورنىتىشى. ئەسلىدە ئاياللارنىڭ ئىش ئورۇنلىرى ئەرلەرنىڭ ئىش ئورۇنلىرىدىن ئايرىم بولۇشى ئىنتايىن زۆرۈردۇر. ھەر قايسى ئىسلام دۆلەتلىرىدىمۇ شۇنداق بولىۋاتىدۇ. ئەمما مەملىكىتىمىزنىڭ شارائىتىدا ئاياللارنى ئەرلەرگە ئارىلىشىپ ئىشلەشتىن مۇتلەق توسقىلى بولمايدۇ. چۈنكى شارائىت شۇنىڭغا قىستايدۇ. شۇنداقتىمۇ، ئاياللار ئىش ئورۇنلىرىدا باشقا ئەرلەر بىلەن ئىشلىگەندە، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا خىزمەتداشلىق شۇئارى ئاستىدا باشقا بىنورمال مۇناسىۋەتلەر ئورنىتىلماسلىقى لازىم.

مەسىلەن: ئايال كىشى ئىش ئورنىدىكى بىرسى بىلەن خىزمەتداشلىق شۇئارى ئاستىدا، بىنورمال، يولسىز مۇناسىۋەت باغلىغاندىن كېيىن، بۇ مۇناسىۋەت كۈندىن ـ كۈنگە قويۇقلىشىپ، ھەتتا بىرگە كۆڭۈل ئېچىشلارغا چىقىدىغان، تىياتېرلارغا بارىدىغان دەرىجىگە يېتىدۇ. ئايال كىشى ئېرى بىلەن ھەممىشە بىرخىل خوشال ئۆتەلمەيدۇ، بەزىدە بىر ـ بىرىدىن رەنجىپ قالىدۇ. بۇ ھالەتلەردە ئايال كىشىنىڭ كۆڭلى ئېرىدىن ئېچىلمىغاچقا، ئۇ تەدرىجى ھالدا، ئۆزىنىڭ خىزمەتداش دوستى بىلەن كۆڭۈل ئېچىشنى ياخشى كۆرىدىغان بولۇپ قالىدۇ. ئاخىرىدا ھەر ئىككىسى ئائىلىسىنى پارچىلاشقا ۋە پەرزەنتلىرىنى يېتىم قىلىشقا مەجبۇر بولىدۇ. مانا بۇ ئائىلە بۇزۇلدى، دېگەنلىك. بۇنداق بۇزۇلغان ئائىلىلەر كۆپ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاياللارنىڭ ئىمكان قەدەر، ئەر خىزمەتداشلىرى بىلەن كۆپ سۆزلەشمەسلىكى، ئىشتىن تاشقىرى بىرگە ئارىلىشىپ يۈرمەسلىكى كېرەك. بۇ ئۆزى ئۈچۈن پايدىلىقتۇر.

5. نامەھرەم كىشىلەر بىلەن چاقچاقلىشىش. مەلۇمكى، ئايال كىشىنىڭ نامەھرەم ئەرلەر بىلەن جورىسى بار يەردە بولسۇن، ياكى يوق يەردە بولسۇن چاقچاقلىشىشى ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋىتىگە سەلبىي تەسىرلىرىنى يەتكۈزمەي قويمايدۇ. شۇنىڭدەك، مېھماندارچىلىقلاردا، ئاممىۋى پائالىيەتلەردە ۋە باشقىمۇ ئەر ـ ئاياللار توپلاشقان ئورۇنلاردا ئايال كىشىنىڭ ئېرىنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ تۇلا پاراڭ قىلىشى ياكى باشقىلار بىلەن چاقچاق قىلىشىشى بەكمۇ ئېيىپتۇر. ئايال كىشى ئۈچۈن كەمسۆزلىكتىن ياخشى خۇلۇق يوقتۇر.

6. تانسا ۋە باشقا ئويۇن ـ تاماشالارغا بېرىش. ئەر بولسۇن، ئايال بولسۇن، ھەر ئىككىسىنىڭ تانسىغا ۋە باشقا ئەر- ئايال جىنسلار توپلاشقان ئويۇن ـ تاماشا سورۇنلىرىغا بېرىپ، ئۇلار بىلەن بىرگە تاماشا قىلىشى ياخشى ئەمەس. ئىسلام نەزەرىدە، ھارامدۇر. ئايال كىشىنىڭ مەيلى ئېرى بىلەن بولسۇن، مەيلى يالغۇز بولسۇن تانسىغا بېرىشى قاتتىق ئېغىر قاباھەتتۇر. ئايالنى تانسىغا ئېلىپ بارغان ئەر كىشى غۇرۇرسىز ۋە ۋىجدانسىز كىشىدۇر. ئايالنى تانسىغا ئەۋەتىپ قويۇپ خاتىرجەم ئولتۇرغان ئەر كىشى دەييۇس (يەنى ئايالى باشقىلار بىلەن قۇچاقلىشىپ تانسا ئوينىسا، ھەتتا باشقىلارنىڭ قۇچىقىدا ياتسىمۇ، "ئۇنى توغرا چۈشىنىمىز، چۈنكى بىز مەدەنىيەتلىك كىشىلەرمىز "دەيدىغان، ۋىجدانسىز ئەبگا) ئەركىشىدۇر.

7. ئاياللارنىڭ تىجارەت قىلىشى. بولۇپمۇ ۋەتىنىمىزدە يېقىنقى يىللاردىن بېرى ئەڭ كۆپىيىپ كەتكەن بىر سەلبى ئېقىم ئاياللارنىڭ ئۆزى يالغۇز شەھەرلەر ئاتلاپ تىجارەت قىلىشى ۋە زۆرۈرىيەتسىز ھالدا، رەستىگە چىقىپ دوكان ئېچىشى بولدى. شۈبھىسىزكى، ئايال كىشىلەرنىڭ مەھرەمسىز ھالدا، شەھەردىن شەھەرگە سەپەر قىلىپ يۈرۈپ تىجارەت قىلىشى ۋە رەستىگە چىقىپ دوكان ئېچىپ ئولتۇرۇشى ئىنتايىن خاتادۇر. بۇ ئىشلار ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەتكە ئەلۋەتتە دەخلى يەتكۈزمەي قالمايدۇ. ئايالنى باشقا شەھەرلەرگە تىجارەت قىلىش ئۈچۈن ئەۋەتىپ قويۇپ، ئۆزى بىغەم ئولتۇرىدىغان ئەر كىشى، ئەگەر مۇسۇلمان بولسا، ئاللاھتىن قورقسا بولىدۇ. كۆپلىگەن ئاياللارنىڭ تىجارەت يولىدا چىقىشىپ قالغان كىشىلەرگە بېرىلىپ كېتىپ، ئائىلىلىرىنى پارچىلىغانلىقى نەتىجىسىدە، پەرزەنتلىرىنى يېتىم قىلغانلىقى، ئائىلە پارچىلانمىغان تەقدىردىمۇ، ئەرلىرىگە خىيانەت قىلىشى ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئابرويلىرىنى يەرگە ئۇرغانلىقى قاتارلىق بىز ھەممىشە ئاڭلاپ تۇرىدىغان ئېچىنىشلىق ھادىسىلەر يۇقىرىقى خاتالىقنىڭ نەتىجىسى ئەمەسمۇ؟

8. ئەر ـ خوتۇن ئوتتۇرىسىدىكى سىرلارنى يېيىش. كۆپىنچە، ئاياللار ئەر ـ خوتۇنلۇق ئوتتۇرىسىدىكى سىرلارنى سىرتقا يېيىشنىڭ قانچىلىك يامان ئاقىۋەتلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىدىغانلىقىنى ھېس قىلمايدۇ. بەزى ئاياللار ئەر ـ خوتۇن ئوتتۇرىسىدىكى سىرلارنى بىر ـ بىرى بىلەن ئېيتىشىدۇ، ئاڭلىغان ئاياللار ئەرلىرىگە ئېيتىدۇ، ئاخىرىدا بېرىپ بۇ سىرلار، ئۇنى ئاۋۋال سۆزلىگۈچى ئايالنىڭ ئېرىگە ئاڭلىنىدۇ. نەتىجىدە، ئەر ـ خوتۇن ئوتتۇرىسىدا جېدەل ـ ماجىرالار يۈز بېرىدۇ. بەزى ھاللاردا، ئائىلە پارچىلىنىدۇ ياكى بەختسىز، سۆيگۈسىز ئۆتۈشكە مەجبۇر بولىدۇ.

## 1046 ـ سوئال: ئەر ـ ئايال ئارىسىنى ئىسلاھ قىلىشنىڭ ھۆكمى

ئايال كىشى ئۆز ئەركىنلىكى ۋە ئىختىيارى بىلەن ھېچبىر زورلۇقسىز ھالدا، ئەر كىشىنىڭ زىممىسىغا ئۆتكەن ئېكەن، ئۇ ئېرىگە تېگىشلىك بولغان ھەقلەرنى ئادا قىلىشى ۋە ئاللاھقا ئاسىيلىق بولمايدىغان پۈتۈن ئىشلاردا ئۇنىڭ توغرا پىكرىگە ھۆرمەت قىلىشى كېرەك. ئېرىنىڭ ھەقلىرىنى تونۇغان، دىيانەتلىك ئايال كىشى ئۇنىڭغا ھېچ ۋاقىت زىيانكەشلىك قىلمايدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئائىلە تېخىمۇ گۈللىنىدۇ. ھەر ئىككىسى بىر ـ بىرىدىن رازى بولغان ھالدا ھايات سۈرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەۋەر بەرگەندەك، ئاياللار يارىتىلىشىدىن ئەقلىي جەھەتتە چەكلىك ۋە ھېسسىياتىنى باشقۇرۇشتا ئاجىز بولغاچقا، ئۇلارنىڭ بەزىلىرى، گاھىدا ئۆستىدىكى ئېرىگە ئائىت ھەق ـ ھوقۇقلارنى تونۇمايدىغان، تونۇغاندىمۇ پەرۋا قىلمايدىغان كەيپىياتلاردا بولۇپ قالىدۇ. بۇنداق ئاياللارنى ئىسلاھ قىلىش ئۈچۈن ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەپ تەلىم بېرىدۇ: «ياخشى ئاياللار ئىتائەت قىلغۇچىلاردۇر. ئەرلىرى يېنىدا بولمىغان چاغلاردىمۇ، ئاللاھنىڭ پاناھىدا ئەرلىرىنىڭ ھەقلىرىنى ساقلىغۇچىلاردۇر. سىلەر باشتۇڭلۇق قىلىشلىرىدىن قورقىدىغان ئاياللارغا نەسىھەت قىلىڭلار. (بۇ ئۈنۈم بەرمىسە) بىر تۆشەكتە بىللە ياتماڭلار. (بۇمۇ ئۈنۈم بەرمىسە) ئۇلارنى ئەدەپلەش مەقسىتىدە ئاستىراق، يۇمشاق ئۇرۇڭلار. ئەگەر سىلەرگە ئىتائەت قىلسا، ئۇلارنى بوزەك قىلىش خىيالىدا بولماڭلار. ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەردىن ئۈستۈندۇر، بۈيۈكتۇر (ئاللاھ ئاياللارغا زۇلۇم قىلغانىنى جازالايدۇ.)» (نىسا سۈرىسى 34 ـ ئايەت)

بۇ ئايەتتىكى قورقۇشتىن مەقسەت، بۇ ئايالنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۆزىگە ۋە ئائىلىسىگە زىيان ـ زەخمەت كېلىشىدىن قورقۇشى دېمەكتۇر.

## 1047 ـ سوئال: ئەر ئايال ئوتتۇرىسنى ئىسلاھ قىلىشنىڭ ئۇسۇلى

ئاللاھ تائالا ، سۆزگە كىرمەيدىغان خوتۇننى ئۈچ خىل ئۇسۇل بىلەن ئىسلاھ قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. ئاۋۋال نەسىھەت قىلىش، بۇ ئۈنۈم بەرمىگەندە، ئىككىنچى ئۇسۇل بويىچە، ۋاقىتلىق بىر تۆشەكتە بىرگە بولماسلىق، بۇمۇ ئۈنۈم بەرمىگەندە، ئۈچىنچى ئۇسۇل بويىچە، يېنىك ئۇرۇش. بۇلارنىڭ بايانى تۆۋەندىكىچە:

1. نەسىھەت قىلىش. ئېرىنىڭ ياخشى پىكرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلغان ۋە ئۇستىدىكى ئۇنىڭ ھوقۇقىنى تونۇمىغان ئايال كىشىنى تەربىيىلەشتە، ئۇنىڭغا چىرايلىقچە نەسىھەت قىلىش، قارشىلىق كۆرسىتىشنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ يامانلىقىنى ۋە مۇنداق قىلىشنىڭ خاتالىقىنى چۈشەندۈرۈش، تارىخلاردىكى ياخشى، ئۆلگىلىك ئاياللارنىڭ ئىش ـ ئىزلىرىنى سۆزلەپ بېرىش ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ "قانداقلا ئايال كىشى ئېرىنىڭ يۈزىگە چىرايىنى تۈرتىدىكەن، ئۇ قىيامەت كۈنىدە چىرايى تۈرتۈلگەن ھالدا قوپىدۇ "دېگەن ھەدىسنى يادلاندۇرۇش قاتارلىق ۋاستىلارنى

قوللىنىش كېرەك. بۇ ۋەز ـ نەسىھەتلەر ئۇنىڭغا تەسىر قىلىپ، ئۇ ياخشىلىققا قايتسا، ئىشنىڭ ھەل بولغىنى شۇ. ئەگەر ئۇ يەنە ئۆزىنىڭ بويۇنتاۋلىقىدا داۋام قىلىۋەرسە، ئىككىنچى ئۇسۇل بىلەن ئىش كۆرۈشكە توغرا كېلىدۇ.

2. بىر تۆشەكتە ياتماسلىق. سۆزگە كىرمىگەن ئايال كىشىنى بىر تۆشەكتە بىرگە ياتماستىن، ۋاقىتلىق، يوتقاندىن قوغلاش ئۇنىڭغا ئەڭ ياخشى جازادۇر. چۈنكى ئايال كىشى يېمەك ـ ئىچمەككە، كىيىم ـ كېچەككە ھاجەت بولغانلىقتىن ياتلىق بولمايدۇ. كۆپلىگەن ئاياللار ئۆزلىرى شۇنچىلىك باياشات تۇرمۇشتا تۇرۇپ، پېقىر، يوقسۇل ۋە ئۆزىدىن بىر دەرىجە تۆۋەن تۇرىدىغان كىشىلەرگە ياتلىق بولۇشقا رازى بولىدۇ. ئۇلار ئۆزلىرى ياقتۇرغان جورىسى بىلەن كېچە ـ كۈندۈز بىللە بولۇپ، ئەر ـ ئاياللىقنىڭ سائادەتلىرىدىن ئورتاق ھۇزۇرلىنىشنى ئارزۇ قىلىپ شۇنداق قىلىدۇ. ئۇلارنى ۋاقىتلىق يالغۇز يېتىشقا مەجبۇر قىلىش، ئۇلار ئۈچۈن شۇنچىلىك ئېغىر كېلىدۇكى، تۈنلىرى ئۇزۇن، ياتقان جايلىرى قاتتىق، كۆزلىرى ئۇيقۇسىز ئاتىدۇ. ئەمما ئايال كىشى بىلەن بىر تۆشەكتە بولمايمەن دەپ، ئۇنى ئاتا ـ ئانىسىنىڭ يېنىغا ئەۋەتىپ قويۇشقا بولمايدۇ. چۈنكى، مۇنداق قىلىش جازالىغانلىق ھېسابلانمايدۇ. بەلكى ئۇنى ئۆز ئۆيىدە تورغۇزۇشى شەرتتۇر. ئايال كىشى ئېرىنىڭ تۆشىكىدىن مەھرۇم بولغان مۇددەت ئىچىدە، ئەگەر ئۇ ئۆز ئېرىنى ياخشى كۆرىدىغان ئايال بولسا، چوقۇم ئەقلىگە كېلىدۇ. ئەگەر بۇ ئۇسۇلمۇ ئۈنۈم بەرمىسە، ئۈچىنچى ئۇسۇلنى قوللىنىشقا توغرا كېلىدۇ.

3. يېنىك ئۇرۇش. يۇقىرىقى ئىككى خىل ئۇسۇل بىلەنمۇ تۈزەلمىگەن ئايال كىشى بۇ باشتۇڭلۇقنى قەستەن ھالدا، ئېرىنى ئۇنىڭ بىلەن بىرگە ياشاشتىن زىرىكتۈرۈش ياكى ۋازكېچىشكە زورلاش ئۈچۈن قىلغان بولىدۇ. ئەگەر ئايال كىشى راستىنلا ئېرىدىن ئايرىلىش مەقسىتى بىلەن ئۇنىڭغا شۇنچىلىك بويۇنتاۋلىق قىلغان بولسا، بۇلارنىڭ چىرايلىقچە ئايرىلىپ كەتكىنى ياخشى. ئەمما ئايال كىشى ئېرىدىن ئايرىلىش نىيىتى بىلەن ئەمەس، بەلكى دۈشمەنلەرنىڭ ئارقىسىغا كىرىپ كەتكەنلىكى ياكى ئېرىنى خاتا چۈشىنىپ يۈرگەنلىكىدىن شۇنداق قىلغان بولسا، ئېرىنىڭ ئاۋۋال ئۇنىڭغا ئەھۋالنى چىرايلىقچە چۈشەندۈرۈشى كېرەك. ئەھۋالنى چۈشەنگەندىن كېيىنمۇ يەنە ئۆزگەرمىگەن ئايالنى ئېرىنىڭ يۇمشاق، يېنىك ئۇرۇش بىلەن ئەدەپلەش ھوقۇقى باردۇر. ئايال كىشىنى ئۇرۇشتىن مەقسەت، ئۇنىڭدىن ئىنتىقام ئېلىش ياكى ئۇنىڭدىن ئاچچىقنى چىقىرىۋېلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئۇرۇش بىلەن ئۇنىڭ تەكەببۇرلىقىنى، ھاكاۋۇرلۇقىنى يەرگە ئۇرۇش ئارقىلىق ئۆزىنى تونۇتۇپ قويۇشتىن ئىبارەتتۇر. ئاياللارنى ئۇرۇش يۇقىرىقى ئىككى باسقۇچلۇق نەسىھەت بىلەن ئىبرەت كارغا كەلمىگەندە، ئاخىرقى چارە بولۇپ قوللىنىلىدىغان بىر ئۇسۇلدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۇقىرىقى باسقۇچلار سىرتىدا، ئاياللارنى ئۇرۇشتىن توسقان. چۈنكى ھەدەپ ئاياللىرىنى ئۇرۇش ئەخلاقلىق كىشىلەرنىڭ ئىشى ئەمەس. تارىخلاردا ياكى ھەدىسلاردا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ياكى ساھابىلىرىنىڭ ئاياللىرنى ئۇرغانلىقى توغرىسىدا بىرەرمۇ رىۋايەت يوق. ئاياللار جىسمانىي جەھەتتىن ئاجىز ۋە نازۇك بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇلارنى ئاسراش ۋە ئىمكان قەدەر ئۇرماسلىق كېرەك.

### 1048ـ سۇئال: ھەيىزدار ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەتتە بولۇشنىڭ ھۆكۈمى

قۇرئان كەرىم مەنئىي جەھەتكە ئەھمىيەت بېرىش بىلەنلا قالماستىن ئەر بىلەن ئايالى ئوتتۇرىسىدىكى ھېسسىيات ۋە جىسمانىي مۇناسىۋەتكىمۇ ئەھمىيەت بەرگەن. بۇ جەھەتتە

جىنسىي ئىھتىياجنى قاندۇرىدىغان، زەرەر ۋە بۇزۇقچىلىقتىن ساقلايدىغان ئەڭ ياخشى يوللارنى كۆرسەتكەن. رىۋايەت قىلىنىشچە: يەھۇدىيلار ۋە ئاتەشپەرەسلەر ھەيزدار ھالەتتىكى ئاياللاردىن بەك يىراق تۇراتتى. خرىستىئانلار بولسا، ھەيزدار ھالەتتىكى ئاياللار بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىۋېرەتتى، ھەيز ئەھۋالىغا پەرۋا قىلمايتتى. جاھىلىيەت دەۋرىدىكى ئەرەبلەر بولسا خۇددى يەھۇدىيلار ۋە ئاتەشپەرەسلەردەك ھەيزدار ئاياللار بىلەن بىللە بىر داستىخاندا تاماق يېمەيتتى، بىر كۆرپىدە ئولتۇرمايتتى، ھەتتا بىر ئۆيدە بىللە تۇرمايتتى.

بۇ سەۋەبتىن بەزى مۇسۇلمانلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ھەيز ھالەتتىكى ئايالغا يېقىنلىشىشنىڭ ھالال ياكى ھارام تەرەپلىرىنى سورىغاندا بۇ ئايەتلەر نازىل بولغان: ئۇلار سەندىن ھەيز ئورنىغا جىنسىي يېقىنلىشىشنىڭ ھۆكمى ھەققىدە سورىشىدۇ. ئېيتقىنكى: ھەيز نىجاسەتتۇر، شۇڭا ھەيز مەزگىلىدە ئاياللىرىڭلاردىن نېرى تۇرۇڭلار، ھەيزدىن پاكلانغىچە ئۇلارغا يېقىنچىلىق قىلماڭلار، تولۇق پاكلانغاندا ئۇلارغا ئاللاھ بۇيرىغان جايدىن يېقىنچىلىق قىلىڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن تەۋبە قىلغۇچىلارنى، پاك بولغۇچىلارنى دوست تۇتىدۇ [بەقەرە سۈرىسى222- ئايەت]

بەزى ئەرەبلەر ھەيز مەزگىلىدە ئاياللىرىدىن نېرى تۇرۇشنى، ئۇلار بىلەن ئۆيدە بىللە تۇرماسلىق دەپ چۈشىنىپ قالغان، شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئايەتنىڭ مەقسىتىنى ئۇلارغا مۇنداق دەپ چۈشەندۈرگەن: مەن پەقەت ھەيز مەزگىلىدىكى ئاياللارغا جىنسىي مۇناسىۋەت قىلماسلىقنى بۇيرۇدۇم، ئەجەملەردەك ئۇلارنى ئۆيدىن چىقىرىۋېتىشنى بۇيرۇمىدۇم. يەھۇدىيلار بۇ سۆزنى ئاڭلاپ مۇنداق دېيىشكەن: "بۇ ئادەم بىزگە پۈتۈن ئىشلىرىمىزدا خىلاپ ئىش قىلماقچى بولۇۋاتىدۇ.

دېمەك: مۇسۇلمان كىشى ئايالى بىلەن ھەيز جايىدىن يىراق تۇرۇپ كۆڭۈل ئاچسا بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئىسلام ھەيز ھالىتىدىكى ئايالنى ئۆيدىن چىقىرىۋېتىدىغانلار بىلەن، ھەيز ھالىتىدىكى ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەتلەشكىدەك دەرىجىدە ئارىلىشىدىغانلار ئارىسىدا ئوتتۇرا يولنى تاللىغان بولىدۇ.

## 1049- سۇئال: ئارقا تەرەپتىن ساقلىنىش

جىنسىي مۇناسىۋەت ھەققىدە ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتنى نازىل قىلغان: ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن خۇددى ئېكىنزارلىقتۇر، ئېكىنزارلىققا خالىغان ھالەتتە كېلىڭلار، ئۆزۈڭلار ئۈچۈن ئالدىنئالا ياخشى ئەمەل تەييارلاڭلار، ئاللاھدىن قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى، سىلەر ئاللاھنىڭ ئالدىغا بارىسىلەر، مۆئمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خوش خەۋەر بەرگىن [بەقەرە سۈرىسى 223 - ئايەت]

بۇ ئايەتنىڭ نازىل بولۇشىنىڭ بىر سەۋەبى ۋە ھېكمىتى بولۇپ، ئۇنى بۈيۈك ھىندىستان ئالىمى ۋەلىيۇللاھ دەھلەۋى مۇنداق دەپ بايان قىلغان:

"يەھۇدىيلار ساماۋى بىر ھۆكۈمگە تايانماستىن، جىنسىي مۇناسىۋەت شەكلىگە چەكلىمە قويىۋالاتتى. ئۇلار بىلەن ئارىلىشىپ تۇرىدىغانلار ۋە ئەنسارلار شۇلارنىڭ يولىنى تۇتاتتى. يەھۇدىيلار: "ئەگەر ئەر كىشى ئايالىنىڭ جىنسىي ئەزاسىغا ئارقا تەرەپتىن يېقىنلاشسا، بالا ئالغاي تۇغۇلىدۇ" دېيىشەتتى، شۇڭا بۇ ئايەت نازىل بولدى. يەنى ئالدىدىن بولسۇن، ئارقىدىن بولسۇن، ئايالىنىڭ جىنسىي ئەزاسىغىلا بولىدىكەن قايسى تەرەپتىن بولسۇن بولاۋېرىدۇ. چۈنكى بۇنداق چەكلەشتە يا دىنىي ياكى دۇنياۋى بىر مەنپەئەت يوقتۇر. ئىنسان ئۆز مەنپەئەتىنى ئۆزى ئوبدان بىلىدۇ، قايسى شەكىلدە يېقىنلاشسا ئۇرۇقنى ئايالىنىڭ ئالدىدىكى ئۇرۇق تېرىيدىغان يەرگە

تېرىسىلا بولىدۇ، ئالدىدىن ياكى ئارقا تەرەپتىن بولۇشىنىڭ پەرقى يوقتۇر. بۇ چەكلىمىنى يەھۇدىيلار ئارتۇقچە پەيدا قىلىۋالغان، شۇڭا ئۇنىڭ بىكار قىلىنىشى لايىق ئىدى".

جىنسىي مۇناسىۋەتنىڭ شەكلى ۋە كەيپىياتىنى كىشىلەرگە بەلگىلەپ بەرمەك دىنىنىڭ ئىشى ئەمەس، دىنىنىڭ كۆڭۈل بۆلىدىغىنى كىشىلەرنىڭ ئاللاھدىن قورقۇپ، بىر كۈنى چوقۇم ئاللاھنىڭ ئالدىغا بارىدىغانلىقىنى بىلىشى ۋە ئاياللارنىڭ ئارقا تەرىپىكە يېقىنلىشىشتىن ساقلىنىشىدۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاياللارنىڭ ئارقىسىغا يېقىنلاشماڭلار دېگەن. يەنە ئايالىنىڭ ئارقىسىغا يېقىنلاشقان بىر كىشىنىڭ ۋەقەسىدە: ئۇ كىچىك بەچچىۋازلىقتۇر دېگەن. يەنە ئەنسارلاردىن بىر ئايال ئايال كىشىنىڭ جىنسىي ئەزاسىغا ئارقا تەرەپتىن يېقىنلاشماقنىڭ ھۆكمىنى سورىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ ئايالغا بۇ ئايەتنى ئوقۇپ بەرگەن: ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (نەسىل تېرىيدىغان) ئېكىنزارلىقتۇر، ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان ھالەتتە كېلىڭلار [بەقەرە سۈرىسى 223 ـ ئايەت] يەنى جىنسىي ئەزاغا دېمەكچى.

**1050ـ سۇئال: ئەر ـ خوتۇن ئوتتۇرىسىدىكى سىرلارنى ساقلاش**

سالىھ ۋە ياخشى ئاياللارنى قۇرئان كەرىم مەدھىيىلىگەن، ھەمدە ئۇلار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ياخشى ئاياللار داۋاملىق ئىتائەت قىلغۇچىلاردۇر، ئەرلىرى يېنىدا بولمىغان چاغلاردا ئاللاھنىڭ ئىنايىتى بىلەن ئەرلىرىنىڭ ھەقلىرىنى ساقلىغۇچىلاردۇر [نىسا سۈرىسى 34ـ ئايەت]

ساقلىنىشى كېرەك بولغان نەرسىلەردىن بىرى بولسا: ئەر ـ خوتۇن ئوتتۇرىدىكى ئىچكى مۇناسىۋەتتۇر. شۇڭا بۇ ئىچكى مۇناسىۋەت ئولتۇرۇشلاردا ۋە دوست ـ ئاغىنىلەر بىلەن پاراڭلاشقان يەرلەردە دېيىلسە توغرا بولمايدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەر ـ خوتۇنچىلىقنىڭ (جىنسى ئالاقىنىڭ) سىرىنى سىرتقا يايغان كىشى قىيامەت كۈنى اللەنىڭ دەرگاھىدىكى ئەڭ پەسكەش كىشى ھېسابلىنىدۇ. (مۇسلىم: 1437)

بىر مۇسۇلماننى بۇنداق ئەخمەقلىق ۋە گالۋاڭلىق قىلىپ سىرلىشتىن نەپرەتلەندۈرمەك ئۈچۈن بۇ ئوخشۇتۇش كۇپايە قىلىدۇ.

**1051ـ سۇئال: ئەر ـ ئايال، بىر ـ بىرىگە سەۋرلىك بولىشى كېرەك**

مۇسۇلمان كىشى ئايالىدىن بەزى بىر ياقتۇرمايدىغان قىلىق كۆرگەندە سەۋر قىلىشى كېرەك، ئايالىنىڭ ئاياللىق جەھەتتىن ئاجىز ئىكەنلىكىنى، ئىنسانىي جەھەتتىن ئەر كىشىدىن پەرقلىنىدىغانلىقىنى ئېتىبارغا ئېلىشى، خاتالىقى يېنىدا ياخشىلىقلىرىنىمۇ ئۇنتۇپ قالماسلىقى، ئەيىبلىرىنىلا ئەمەس ئالاھىدىلىكلىرىنىمۇ ئويلاپ قويىشى كېرەك.

ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە ئۆتۈڭلار، ئەگەر ئۇلارنى ياقتۇرمىساڭلار (سەۋر قىلىڭلار) چۈنكى سىلەر ياقتۇرمايدىغان بىر ئىشتا ئاللاھ كۆپ خەيرىيەتلەرنى پەيدا قىلىشى مۈمكىن [نىسا سۈرىسى 19ـ ئايەت]

ئىسلام مۇسۇلمان ئەرنى ئايالىنىڭ يامان خۇيلىرىغا سەۋر قىلىشقا بۇيرىغاندەك، ئايالىنىمۇ پۈتۈن مەيتۈن قىلىش كۈچى ۋە ئىقتىدارىنى ئىشقا سېلىپ ئېرىنى رازى قىلىشقا بۇيرىغان. ئېرىنى نارازى قىلغان ھالدا يېتىپ قېلىشتىن ئاگاھلاندۇرغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۈچ تۈرلۈك ئادەمنىڭ نامىزى قۇلاقلىرىدىن ئاشمايدۇ (يەنى قوبۇل بولمايدۇ). بىرىنچى، خوجايىنىدىن قاچقان قۇل؛ ئىككىنچى،

ئېرىنىڭ گېپىگە ئۇنىماي، ئۇنى خاپا قىلغان هالدا كېچىنى ئۆتكۈزگەن ئايال؛ ئۈچىنچى، جامائەت ياقتۇرمىسىمۇ ئىمام بولغۇچى كىشى. (تىرمىزى: 360)

## 1052ـ سۇئال: ئىناقسىزلىق كۆرۈلگەندە

ئەر كىشى ئۆزىنىڭ تەن قۇرۇلۇشى، ئىستېداتى، تۇرمۇشتىكى ئورنى، ئايالىنىڭ نەپىقىسىنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى ۋە تويلۇق بېرىشى جەھەتتىن ئۆيىنىڭ خوجىسى ھەم ئىگىسىدۇر. ئۇنداق بولىدىكەن ئايال كىشىنىڭ ئېرىگە بويسۇنماي، ئۇنىڭ باشقۇرىشىغا قارشى چىقىشى، ئارىسىدىكى شېرىكلىكنىڭ بۇزۇلىشىغا ۋە ئۆي كېمىسىنىڭ غەرق بولۇپ كېتىشىگە سەۋەب بولىشى توغرا ئەمەس. ئەگەر ئەر كىشى ئايالىدا بويسۇنماسلىق ۋە يوغانلىق قىلىش ئالامىتىنى كۆرسە، ئالدى بىلەن چىرايلىق سۆز، تەسىرلىك نەسىھەت ۋە ئاقىلانە يېتەكلەش ئارقىلىق ئۇنى تۈزىتىشكە ئۇرۇنىشى كېرەك. ناۋادا بۇ چارىنىڭ پايدىسى بولمىسا، تۈزۈلۈپ كېتىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئايالىق ھېس ـ تۇيغىسىنى قوزغاشقا ئۇرۇنۇپ، ياتىدىغان جاينى ئايرىپ، ئايلى بىلەن بىللە ياتماسلىق چارىسىنى قوللىنىشى كېرەك. ناۋادا بۇ ئىككى يولنىڭ ھەر ئىككىلىسىنىڭ پايدىسى بولمىسا، قاتتىق ئۇرماسلىق ۋە يۈزىگە تەككۈزمەسلىك شەرتى بىلەن قولى ئارقىلىق ئەدەبلەشنى سىناپ كۆرىدۇ. چۈنكى بۇ بەزى ئاياللارنى مەلۇم شارائىتلاردا تەربىيىلەشكە يارايدىغان بىر چارە. بۇ يەردىكى ئۇرۇشنىڭ مەنىسى قامچا ياكى كالتەك بىلەن ئۇرۇش دېگەنلىك ئەمەس، يەڭگىل ئۇرۇشتۇر. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلەر ئاياللىرىڭلارنى قۇلنى دۇمبالىغاندەك دۇمبالىماڭلار. چۈنكى دۇمبالاپ بولۇپ، شۇ كۈنى كەچتە ئۇنىڭ بىلەن بىرگە بولۇشۇڭلار مۇمكىن. (بۇخارى: 5204)

ناۋادا بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۈنۈم بەرمەي ئەر ـ خوتۇن ئوتتۇرىسىدىكى ئىناقسىزلىقنىڭ يوغىناپ كېتىش خەۋپى بولسا، جەمىيەتتىكى دانىشمەن ۋە ئىنسانپەرۋەر كىشىلەر ئارىغا چۈشۈپ، ئەر ـ خوتۇن ئىككى تەرەپتىن ياراشتۇرۇش قابىلىيىتى بار ئىككى كىشىنى ئۇلارنى ياراشتۇرۇشقا ۋە مەسىلىنى بىر تەرەپ قىلىشقا ئەۋەتىدۇ، بەلكى بۇ ئىككى كىشىنىڭ ياراشتۇرۇشقا خالىسانە كۈچ چىقىرىشى ئارقىلىق ئەر ـ ئايال ئىككەيلەننىڭ مۇناسىۋىتى ياخشىلىنىپ كەتسە ئەجەب ئەمەس. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: سىلەر ئىتائەتسىزلىك قىلىشلىرىدىن قورقىدىغان ئاياللارغا نەسىھەت قىلىڭلار، (بۇ چارە ئۈنۈم بەرمىسە) بىر تۆشەكتە بىللە ياتماڭلار، (بۇمۇ ئۈنۈم بەرمىسە) ئۇلارنى ئەدەبلەش مەقسىتىدە بوشراق ئۇرۇڭلار، ئەگەر سىلەرگە ئىتائەت قىلسا، ئۇلارنى بوزەك قىلىش خىيالىدا بولماڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەردىن ئۈستۈندۇر، بۈيۈكتۇر. (ئاللاھ ئاياللارغا زۇلۇم قىلغانىنى جازالايدۇ) ئەگەر ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ ئىناقسىز بولۇپ قېلىشىدىن قورقساڭلار، ئەرنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىر ھەققانىيەتچى كىشىنى، ئايالنىڭ تۇغقانلىرىدىن بىر ھەققانىيەتچى كىشىنى ئەۋەتىڭلار، ئاللاھ ئەگەر بۇ ئىككەيلەننى ياراشتۇرۇشنى خالىسا، ئەرـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ ئارىسىغا ئىناقلىق سالىدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىدىن خەۋەرداردۇر [نىسا سۈرىسى34ـ35ـ ئايەت]

## 1053ـ سۇئال: تالاق قىلىش رۇخسەت قىلىنىدىغان ئەھۋاللار

يۇقىرىقى بارلىق ئۇرۇنۇشلار ئۈنۈم بەرمىگەندە، ئەر كىشى ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن ئىش قىلىش، چىرايلىقچە ئايرىلىشتىن باشقا ھېچ نەرسە ھەل قىلالمايدىغان قىيىنچىلىقلارنى ھەل قىلىش ئۈچۈن ئىسلام يولغا قويغان ئاخىرقى بىر چارىنى قوللانسا بولىدۇ، ئۇ بولسىمۇ تالاق قىلىش

چارىسىدۇر. ئىسلام بۇ چارىنى يامان كۆرۈپ تۈرۈپ يولغا قويغان، ئۇنىڭغا تەشۋىق قىلمىغان.

تالاقنى ئاللاھ تائالا يامان كۆرىدىغان ھالال نەرسە دەپ ئىپادىلەش تالاقنىڭ تۈرمۇش قىيىنلىشىپ ئەر ـ ئايال ئوتتۇرىدىكى سوغۇقچىلىق چېكىگە يەتكەن ۋە ئەر ـ ئايال ئىككەيلەننىڭ ئاللاھ كۆرسەتكەن ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى ئادا قىلىشى مۇمكىن بولمىغان ئەھۋاللاردەك زۆرۈرىيەت ئۈچۈن بېرىلگەن بىر رۇخسەت ئىكەنلىكىنى ھېس قىلدۇرىدۇ، چىقىشىش مۇمكىن بولمىغاندىن كېيىن ئايرىلىش كېرەك. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر ئىككىسى ئاجرىشىپ كەتسە، ئاللاھ ئۆز پەزلى بىلەن ئۇلارنىڭ بىرىنى ئىككىنچىسىدىن بىھاجەت قىلىدۇ [نىسا سۈرىسى 130 ـ ئايەت]

### 1054ـ سۇئال: تالاق بىلەن قەسەم ئىچىش ھارامدۇر

بىر نەرسىنى قىلىشقا ياكى قىلماسلىققا ياكى ماۋۇ ئىشنى قىلساڭ سەن تالاق دەپ ئايالىغا تەھدىت سېلىشقا تالاق بىلەن قەسەم ئىچىش توغرا ئەمەس. چۈنكى ئىسلامدا قەسەمنىڭ مەخسۇس بىر شەكلى بار بولۇپ، ئۇنىڭدىن باشقا شەكىلدىكى قەسەمگە رۇخسەت قىلىنمايدۇ. ئىسلامدىكى قەسەم بولسا، ئاللاھ بىلەن قەسەم ئىچىشتۇر.

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: (دادام) ئۆمەر ئىبنى خەتتاب بىر كارۋان بىلەن كېتىۋېتىپ، دادىسىنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ قەسەم قىلىۋاتاتتى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا يېتىشىپ كېلىپ: بىلىپ قېلىڭلاركى، الله تائالا سىلەرنى ئەجدادىڭلارنىڭ نامى بىلەن قەسەم ئىچىشتىن توستى. كىمكى قەسەم قىلماقچى بولىدىكەن، الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن ياكى بولمىسا جىم تۇرسۇن (يەنى قەسەم ئىچمىسۇن) دېدى. (بۇخارى: 6646)

### 1055ـ سۇئال: تالاق قىلىنغان ئايال ئىددىتى توشقىچە ئەر ـــ خوتۇنلۇق ئۆيىدە تۇرىدۇ

ئىسلام شەرىئىتىدە تالاق قىلىنغان ئايال ئىددىتى توشقىچە بۇرۇندىن ئولتۇرۇپ كېلىۋاتقان ئەر ـ خوتۇنلۇق ئۆيىدە تۇرىشى كېرەك. ئايالىنىڭ بۇ ئۆيدىن چىقىپ كېتىشى ياكى ئېرى تەرەپىدىن ناھەق چىقىرىۋېتىلىشى ھارامدۇر. چۈنكى بۇ بىرىنچى ياكى ئىككىنچى تالاق بولسا، ئەر ئىددەت مۇددىتى ئىچىدە ئايالىنى ئەر ـ خوتۇنلۇق تۇرمۇشقا ئىككىنچى قېتىم قايتۇرىۋېلىش ھوقۇقىغا ئىگە. ئىددەت جەريانىدا ئايالى ئېرى بىلەن بىللە تۇرسا، ئېرىنىڭ مېھرى ۋە ھېسسىياتى قوزغىلىدۇ، ھەمدە بىللە ئۆتكۈزگەن بەختلىك كۈنلەرنى ئەسلەيدۇ ـ دە، ئىددەت توشۇپ بولغىچە ئاجرىشىش مەسىلىسىدە قايتا ـ قايتا ئويلىنىدۇ. ئەرنىڭ ھەققى ۋە ھۆرمىتى ئۈچۈن ھەمدە قورساقتا قالغان ياكى قالمىغانلىقىنى ئېنىقلاش ئۈچۈن بۇيرۇلغان بۇ ئىددەت جەريانىدا، كۆڭۈللەر ئۆزگىرىپ، پىكىرلەر يېڭىلىنىپ، ئاچچىقلار يېنىپ، ئوتتۇرىدىكى نەپرەت مۇھەببەتكە ئايلىنىپ قېلىشى يىراق ئەمەس. ئاللاھ تائالا تالاق قىلىنغان ئاياللار ھەققىدە قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېگەن: پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار! (ئىددىتى توشمىغىچە) ئۇلارنى ئۆيلىرىدىن چىقىرىۋەتمەڭلار! ئۇلارمۇ چىقمىسۇن، ئۇلار پەقەت ئوچۇق پاھىشە قىلسىلا ئاندىن جازالىنىشقا چىقىدۇ، ئەنە شۇ ئاللاھنىڭ قانۇنىدۇر، كىمكى ئاللاھنىڭ قانۇنىدىن ھالقىپ كېتىدىكەن، ئۇ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان بولىدۇ، سەن بىلمەيسەنكى، ئاللاھ شۇنىڭدىن كېيىن بىرەر ئىشنى مەيدانغا كەلتۈرۈشى مۇمكىن [تالاق سۈرىسى1ـ ئايەت]

ناۋادا ئەر ـ ئايال ئاجراشمىسا زادى بولمايدىغان ئىش بولسا، ئاجرىشىش بىر ـ بىرىگە ئازار

بەرمەستىن، بىر ـ بىرىنىڭ ھەققىنى زايا قىلىۋەتمەستىن، بىر ـ بىرىگە تۆھمەت چاپلىماستىن، چىرايلىقچە بولۇشى كېرەك. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە ئەپلىشىڭلار، ياكى چىرايلىقچە ئۈزلىشىڭلار [تالاق سۈرىسى2ـ ئايەت] چىرايلىقچە تۇتۇش، ياكى ياخشىلىقچە قويۇۋېتىش لازىم [بەقەرە سۈرىسى 229 ـ ئايەت] تالاق قىلىنغان ئاياللارغا قائىدە بويىچە نەپىقە بېرىش، تەقۋادارلارنىڭ مەجبۇرىيىتىدۇر [بەقەرە سۈرىسى241ـ ئايەت]

## 1056ـ سۇئال: تالاق بېرىدىن ـ بېرىدىن بولىدۇ

ئىسلام ھەربىر مۇسۇلمان ئەر كىشىگە ئايالىنى ئۈچ قېتىمدا ئۈچ تالاق قىلىش ھەققىنى بەرگەن. بۇ ئۈچ قېتىمدىكى ئۈچ تالاقنى ھەر قېتىم تالاق قىلغاندا ئايالى پاك ھالەتتە بولىشى، ھەمدە بۇ پاك ھالەتتە ئايالىغا جىنسىي يېقىنلاشمىغان بولىشى شەرت. ئەگەر بۇ شەرت بىلەن ئايالىنى بىر قېتىم تالاق قىلسا، ئىددىتى توشقىچە ساقلايدۇ، ناۋادا ئىددىتى توشۇپ بولغىچە ئايالى بىلەن يارىشاي دېسە، يارىشىپ كەتسە بولىدۇ. ئىددىتى توشۇپ بولغىچە يارىشالمىسا، ئىددىتى توشۇپ بولغاندىن كېيىن يارىشاي دېسە، يېڭى بىر نىكاھ بىلەن قايتا ياراشسا بولىدۇ، ناۋادا قايتا يارىششنى خالىمىسا، ئۇ ئايال باشقا بىر ئەرگە ياتلىق بولسا بولىدۇ.

ناۋادا بىرىنچى قېتىملىق تالاقتىن كېيىن ئايالى بىلەن ياراشسا، ئاندىن كېيىن ئىككەيلەن ئوتتۇرىسىدا يەنە نەپرەتلىنىش ۋە ئىتتىپاقسىزلىق يۈز بەرسە، باشقا بارلىق چارىلەر بۇ ئىككەيلەن ئوتتۇرىدىكى مەسىلىنى ھەل قىلالمىسا، بۇ چاغدا ئېرى ئايالىنى ئىككىنچى قېتىم يۇقىرىقىدەك تالاق قىلسا بولىدۇ، ھەمدە ئىددەت ئىچىدە ئايالىنى نىكاھسىز قايتۇرىۋالسا ھەم بولىدۇ، ياكى ئىددەت توشۇپ كەتكەن بولسا يېڭى نىكاھ بىلەن ئەمرىگە ئالسا بولىدۇ.

## 1057ـ سۇئال: ئۈچ تالاقنىڭ ھۆكمى

ئەگەر ئايالىنى ئۈچىنچى قېتىم تالاق قىلىپ قالغان بولسا، بۇ ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىدىكى نەپرەتنىڭ ناھايىتى كۈچلۈك ئىكەنلىكىگە ۋە بىر ـ بىرى بىلەن ئەپلىشىشنىڭ مۇمكىن ئەمەسلىكىگە دەلىل بولىدۇ، شۇڭا ئۈچىنچى قېتىمقى تالاقتىن ۋە ئۇنىڭ ئىددىتىدىن كېيىن ئايالىنى ئەمرىگە قايتۇرالمايدۇ. پەقەتلا ئايالى باشقا بىر ئەرگە شەرئىي نىكاھ بىلەن تەگسە، يەنى بىرىنچى ئېرى بىلەن قايتا يارىشىۋېلىشقا پۈرسەت تەييارلاش ئۈچۈن تەگمەي، ھەققىي توي قىلىپ ئۆي تۇتۇپ قېلىش نىيىتىدە تەگسە، كېيىن ئىككىنچى ئېرى بىلەن چىقىشالماي ئۇنىڭدىن ئاجرىشىپ كەتسە ياكى ئىككىنچى ئېرى ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭدىن ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ئاندىن بىرىنچى ئېرى ئۇنى قايتا نىكاھلاپ ئالالايدۇ. بولمىسا، ئۇ ئايال بىرىنچى ئېرى بىلەن قەتئىي يارىشالمايدۇ.

بۇنىڭدىن شۇنى كۆرىۋالالايمىزكى، بۇ ئۈچ قېتىمدا قىلىدىغان ئۈچ تالاقنى بىر قېتىمدا بىراقلا ياكى بىر سۆز بىلەنلا جۇغلاپ قىلغان كىشى، ئاللاھنىڭ قانۇنىغا زىت ئىش قىلغان بولىدۇ، ھەمدە ئىسلامنىڭ توغرا يولىدىن چەتنەپ كەتكەن بولىدۇ.

## 1058ـ سۇئال: چىرايلىقچە ئۆي تۇتۇش ياكى چىرايلىقچە قويىۋېتىش

ئەگەر ئەر كىشى ئايالىنى بىرىنچى ياكى ئىككىنچى قېتىم تالاق قىلسا، ئىددىتى توشۇشقا ئاز قالغاندا ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى قىلىش كېرەك: يا ئۇنىڭ بىلەن چىرايلىقچە ئۆي تۇتۇش، يەنى ئايالىغا زىيان يەتكۈزۈش مەقسىتىدە ياكى ئاۋارە قىلىش مەقسىتىدە ئەمەس، يارىشىپ چىرايلىق ئۆي تۇتۇش مەقسىتىدە ئايالىنى قايتۇرىۋېلىشى كېرەك. ياكى ئۇنى قويىۋېتىپ، ئۇنىڭدىن چىرايلىق ئايرىلىپ كېتىشى كېرەك. يەنى ئايالىنىڭ ئىددىتى توشقىچە ساقلاپ تۇرۇپ، بىرى يەنە

بىرىگە زىيان يەتكۈزمەستىن، بىر ـ بىرىنىڭ ھەققىنى يەۋالماستىن، سەتلەشمەستىن ئايرىلىپ كېتىش كېرەك. ئايالنى ئىددەتنى توشماستىنلا ئۇنىڭغا ئازار بېرىش ۋە باشقا بىر كىشى بىلەن توي قىلىشىغا ئۇزۇنراق مۇددەت توسالغۇ بولۇش مەقسىتىدە، ئايالنى ئەمرىگە قايتۇرىۋېلىشى ھارامدۇر، جاھىلىيەت دەۋرىدىكىلەر ئەنە شۇنداق قىلىپ قېپىشاتتى.

ئۇلۇغ ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە يۇرەكلەرنى تىترىتىۋېتىدىغان بىر تاۋۇشتا، ئاياللارغا بۇنداق زىيانكەشلىك قىلىشنى كەسكىن ھارام قىلغان، ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددەتنى توشاي دەپ قالغان بولسا، ئۇلارنى چىرايلىقچە نىكاھىڭلاردا تۇتۇڭلار، ياكى چىرايلىقچە قويۇۋېتىڭلار، زۇلۇم قىلىش مەقسىتىدە زىيان يەتكۈزۈپ ئۇلارنى تۇتىۋالماڭلار، كىمكى شۇنداق قىلىدىكەن ئۆزىگە ئۆزى زۇلۇم قىلغان بولىدۇ، ئاللاھنىڭ ئايەتلىرىنى خىلاپلىق قىلىش بىلەن مەسخىرە قىلماڭلار. ئاللاھنىڭ سىلەرگە بەرگەن نېمىتىنى ۋە سىلەرگە ۋەز- نەسىھەت قىلىش ئۈچۈن نازىل قىلغان كىتابىنى، پەيغەمبىرىنىڭ كۆرسەتمىلىرىنى ياد ئېتىڭلار، ئاللاھقا تەقۋادارلىق قىلىڭلار، بىلىڭلاركى، ئاللاھ ھەر نەرسىنى بىلگۈچىدۇر [بەقەرە سۈرىسى231- ئايەت]

**1059- سۇئال:ئېرىدىن ئاجراشقان ئايالنىڭ قايتا توي قىلىشنى توسۇش ھارام**

تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ ئىددەتنى توشسا، ئايالنىڭ كونا ئېرى بولسۇن ياكى ئايالنىڭ ئىگىلىرى بولسۇن ياكى ئۇلاردىن باشقا ھەر قانداق ئادەم بولسۇن، خالىغان كىشى بىلەن توي قىلىشتىن توسۇۋېلىشى ھالال بولمايدۇ. توي قىلماقچى بولغان ئىككى تەرەپ شەرئەتكە ۋە ئۆرپ ـ ئادەتكە ئۇيغۇن يول بىلەن رازىلىشىپ، توي قىلماقچى بولغاندىن كېيىن، ئۇ ئايالنىڭ يولىنى ھېچكىم توسۇۋالالمايدۇ. شۇنداقلا تالاق قىلغان ئەر ئايالنى قايتۇرۇپ ئېلىپ كېتىشنى خالىسا، ھەر ئىككەيلەن چىرايلىقچە بىر ـ بىرى بىلەن يارىشىشقا رازى بولۇشسا ۋە ئوتتۇرىدىكى ئۇقۇشماسلىقنى تۈگىتىشنى خالىسا، ئايالنىڭ ياكى ئايال ئىگىلىرىنىڭ بۇنىڭغا توسقۇنلۇق قىلىشمۇ، ئاللاھنىڭ قانۇنىغا قارشى ئىش قىلغانلىق بولىدۇ. يارىشىش ئەڭ ياخشىدۇر. مانا بۇ مەنىلەر بۇ ئايەتلەردە ئېنىق كۆرسىتىلگەن: ئاياللىرىڭلارنى تالاق قىلساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددەتنى توشۇپ تەگمەكچى بولغان ئەرلىرى بىلەن قائىدە بويىچە پۈتۈشكەن بولسا، ئۇلارنى نىكاھلىنىشتىن توسماڭلار، بۇنىڭ بىلەن ئىچىڭلاردا ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقانلارغا نەسىھەت قىلىنىدۇ، بۇ سىلەرگە ئەڭ پايدىلىق ۋە ئەڭ پاكتۇر. ئاللاھ بىلىدۇ، سىلەر بىلمەيسىلەر [بەقەرە سۈرىسى232- ئايەت]

**1060- سۇئال: ئېرىدىن نەپرەتلىنىدىغان ئايالنىڭ ھەققى**

ئېرىدىن نەپرەتلىنىپ، ئۇنىڭ بىلەن ياشاشقا تاقىتى قالمىغان خوتۇن، ئېرى بەرگەن تويلۇق ۋە سوۋغا ـ سالامىلارنىڭ ھەممىنى ياكى بىر قىسمىنى ئۆزئارا كېلىشىپ ئېرىگە قايتۇرۇپ بېرىش ئارقىلىق ئېرىدىن ئاجراش ۋە قۇتۇلۇش ھەققىگە ئىگە. بۇنداق ئەھۋالدا ئەر كىشىمۇ ئايالىغا بەرگەن نەرسىدىن ئارتۇق نەرسە تەلەپ قىلمىغىنى ياخشىراق، ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر سىلەر ئەر ـ ئايال ئىككەيلەننىڭ ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىقىدىن قورقساڭلار، خوتۇننىڭ (تالاق خېتىنى ئېلىش مەقسىتىدە) ئېرىگە مال بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ ئىككەيلەنگە گۇناھ بولمايدۇ [بەقەرە سۈرىسى229- ئايەت] ئاجرىشىشقا لايىق بىر سەۋەب ياكى بىر ئەيىب بولماستىن ئايال كىشىنىڭ ئېرىدىن ئاجرىشىشقا ئالدىراپ، تالاق خېتىنى ئېلىشنى تەلەپ قىلىشى ھارامدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئېرىدىن سەۋەبسىزلا ئاجرىششنى تەلەپ قىلغان ئايال جەننەتنىڭ پۇرىقىنى پۇراشتىنمۇ مەھرۇم قىلىنىدۇ. (تىرمىزى1187)

**1061ـ سوئال: ئايالغا زىيان ئۇرۇش ھارامدۇر**

خوتۇنى ئوچۇق بىر ئەخلاقسىزلىق قىلىپ قالمىغان تەقدىردە، بەرگەن تويلۇقنىڭ ھەممىنى ياكى بىر قىسمىنى قارىيتۇرىۋېلىش ئۈچۈن، ئېرىنىڭ ئۇنىڭغا قوپال مۇئامىلە قىلىپ، زىيان يەتكۈزىشى ھارامدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۇلار ئوچۇق بىر پاھشە ئىشنى قىلمىغان ھالەتتە، سىلەر ئۇلارغا بەرگەن تويلۇقتىن بىر قىسمىنى يۇلىۋېلىش ئۈچۈن، ئۇلارغا بېسىم ئىشلەتمەڭلار. [نىسا سۈرىسى 19ـ ئايەت]

بولۇپمۇ، ئەر كىشى ئايالىنى ياقتۇرماي، باشقا ئايالنى ئېلىش ئۈچۈن، ئايالىدىن ئايرىلىشنى خالايدىغان بولسا، بۇ چاغدا ئايالىنىڭ خېتىنى بېرىش ئۈچۈن ئايالىدىن بىر نەرسە ئېلىشى ھارام بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىر خوتۇننى قويۇۋېتىپ، ئورنىغا باشقا بىر خوتۇننى ئالماقچى بولساڭلار، ئۇنىڭغا كۆپ تويلۇق بەرگەن بولساڭلارمۇ ئۇنىڭدىن ھېچ نەرسىنى قايتۇرىۋالماڭلار، ئۇنى ئايالغا قارا چاپلاپ ۋە ئوچۇق زۇلۇم قىلىپ ئالامسىلەر؟ ئۆزئارا بىر جايدا خىلۋەتتە بولغان تۇرساڭلار ۋە ئاياللار سىلەردىن نىكاھتىن ئىبارەت مۇستەھكەم ئەھدە ئالغان تۇرسا، ئۇنى (تويلۇقنى) قانداقمۇ قايتۇرىۋالىسىلەر؟ [نىسا سۈرىسى 20ـ21ـ ئايەتلەر]

**1062ـ سوئال: ئايالىمغا يېقىنلاشمايمەن دەپ قەسەم ئىچىش ھارامدۇر**

ئاياللار ھەقلىرىنى قوغداش جەھەتتە، ئىسلامنىڭ قالتىس گۈزەل ھۆكۈملىرىنىڭ بىرى بولسا: ئەر كىشىنىڭ ئايالغا ئاچچىقلاپ، ئايالىنىڭ ئاياللىق تەبىئىتى كۆتۈرەلمەيدىغان بىر مۇددەت ئىچىدە ئايالغا يېقىن كەلمەي ۋە بىللە ياتماي تۇرىۋېلىشنى ھارام قىلغانلىقىدۇر. ئەگەر ئەر كىشى بۇ تاشلىۋېتىشنى ئايالىمغا ھەرگىز يېقىنلاشمايمەن دېگەن قەسەم بىلەن تەكىتلىسە، ئاچچىقى يېنىپ ئۆزىنى تۇتىۋېلىشى ئۈچۈن تۆت ئاي مۆھلەت بېرىلىدۇ، ئەگەر ئەقلى ھوشىنى تېپىپ تۆت ئاي ئۆتۈپ بولغىچە ئايالغا يېقىنلاشسا، قەسىمىنى ئاللاھ كەچۈرىۋېتىدۇ ۋە ئۇنىڭغا تەۋبە دەرۋازىسىنى كەڭرى ئېچىپ بېرىدۇ، بۇنداق ئەھۋالدا ئۇ پەقەتلا قەسەم كاپپارىتى بېرىشى لازىم بولىدۇ. ئەگەر بۇ مۇددەت ئۆتۈپ بولغىچە ئىرادىسىدىن يانماي، قەسىمىنى بىكار قىلمىسا، ئايالىنىڭ ھەققىنى ئادا قىلمىغانلىقى ئۈچۈن جازالىنىپ ئايالى ئۇنىڭدىن ئاجراشتۇرىلىدۇ.

بۇ توغرىدا ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئاياللىرىغا يېقىنچىلىق قىلماسلىققا قەسەم ئىچكەن كىشىلەر تۆت ئاي كۈتىدۇ، ئەگەر ئۇلار (بۇ مۇددەتتە يېقىنچىلىق قىلىشقا) قايتسا، (ئاياللىرىغا يامانلىق قىلغان گۇناھلىرىنى) ئاللاھ چوقۇم مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ئاللاھ ناھايىتى مېھرىباندۇر. ئەگەر ئۇلار تالاق قىلىش نىيىتىگە كەلسە، ئاللاھ ھەقىقەتەن (ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر، (نىيەتلىرىنى) بىلىپ تۇرغۇچىدۇر [بەقەرە سۈرىسى 226ـ227 ـ ئايەتلەر]

**1063ـسوئال: ئەر خوتۇنچىلىقنىڭ مۇكەممەللىشىشكە توسالغۇ بولىدىغان ئەيىبلەرنىڭ بايانى**

بۇ ئەيىبلەر ياكى ئەردە بولىدۇ ياكى ئايالدا بولىدۇ.ئەردە بولىدىغان ئەيىبلەر تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

ئەرنىڭ بىرەر سەۋەب تۈپەيلىدىن ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشكە قادىر بولالماسلىقىدۇر. بۇ فىقھشۇناسلارنىڭ كۆز قارىشىدا، جىنسىي ئاجىزلىق كېسىلى بار ئادەم دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ ئادەم بولسا، بەك قېرىپ كەتكەنلىكتىن ياكى سېھىر قىلىنغانلىقتىن ياكى جىنسىي

ئەزاسى كېسىۋېتىلگەنلىكتىن ياكى بەك كىچىك بولغانلىقتىن ياكى ئايال بىلەن پاراكەندىلىشىپ ئۆنى تۆتۈپ بولغىچە ئۆنىڭدىن مەنىي كېلىپ كېتىدىغانلىقتىن، ياكى جىنسى ئەزاسىي پەقەت ئىشلىمەيدىغانلىقتىن ئايالى بىلەن نورمال جىنسىي مۇناسىۋەت قىلالمايدىغان ئادەملەردۇر.

ئەگەر بىر ئايال ئېرىنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەتتە ئاجىز ئادەم ئىكەنلىكىنى بىلىپ قازىدىن ئېرىدىن ئايرىۋېتىشنى تەلەپ قىلسا، ئەگەر ئايال بالاغەتكە يەتكەن ئايال بولغان، ئايال ئەر بىلەن توي قىلىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ شۇنداق ئىكەنلىكىنى بىلەلمەي پەقەت تويدىن كېيىنلا ئۇنىڭ شۇنداق ئىكەنلىكىنى بىلىپ ئۇنىڭ بۇ ئەھۋالىدىن نارازى بولغان بولسا، قازى تاكى ئەرنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ بېقىش ئۈچۈن ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىنى بىر يىلغىچە ئايرىۋەتمەيدۇ. ئايال بۇ شەكىلدە ئايرىلىپ كەتسە، يېڭىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

ئەر ـ خوتۇننىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىش ئىشى ئايالنىڭ قازىدىن ئۆزلىرىنى ئايرىۋېتىشنى تەلەپ قىلغان ۋاقتىدىن باشلاپ تاكى بىر يىلغىچە كېچىكتۈرىلىدۇ. ئەگەر ئەر بىر يىل ئىچىدە ئايالى بىلەن بىرەر قېتىم جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن بولسا، ئۇ ئايالنىڭ تەلىپى ئەمەلدىن قالدۇرلىدۇ. ئەگەر ئەر بىر يىل ئىچىدە ئايالى بىلەن بىرەر قېتىممۇ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزەلمىگەن بولسا، ئايال بىلەن ئەرنىڭ ئارىسى ئايرىۋېتىلىدۇ.

ئايال قازىدىن ئېرىدىن ئايرىۋېتىشنى كېچىكمەي تەلەپ قىلغان بولسىمۇ ئايالنىڭ تەلەپ قىلىش هوقۇقى ئەمەلدىن قالدۇرۇلمايدۇ. ئەگەر ئەر ئايال بىلەن بىرەر قېتىم جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ بولغاندىن كېيىن ئېلىشىپ قالغان ياكى جىنسىي ئاجىزلىق كېسىلگە گىرىپتار بولۇپ قالغان بولسا، قازى ئەر ـ خوتۇن ئارىسىنى ئايرىۋەتەلمەيدۇ. چۈنكى بىر قېتىم جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈش بىلەن ئايال ئەرنىڭ ئۈستىدىكى ھەققىگە ئېرىشكەن بولىدۇ. ئەگەر جىنسىي ئاجىزلىق كېسىلى سەۋەبى بىلەن ئايرىلىپ كەتكەن بىر ئەر ـ ئايال ئىككىنچى قېتىم قايتا نىكاھ قىلىشسا، ئۇلارنىڭ قىلىشقان بۇ نىكاھى توغرا بولىدۇ. بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، جىنسىي ئەزاسى كېسىۋېتىلگەن ئەرنىڭ ئايالىنى ئۇ ئەردىن ئايرىۋېتىش ئۈچۈن بىر يىل ساقلاشقا بۇيرۇلمايدۇ. چۈنكى ئۇ ئەرنىڭ ئەگەر بىر يىل ساقلاپ تۇرغان تەقدىردىمۇ ئۇ ئايال بىلەن بىرەر قېتىممۇ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى مۇمكىن ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە جىنسىي ئەزاسى پەقەت ئىشلىمەيدىغان ئادەمگە ئوخشاش ساقلىسىمۇ ئۇنىڭدىن بىرەر ئىش چىقمايدىغان ئادەمنىڭ ئايالىمۇ بىرەر يىل ساقلاشقا بۇيرۇلماستىنلا ئايرىۋېتىلىدۇ.

ئايالدا بولىدىغان ئەيىبلەر تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر. ئايالنىڭ ئەر جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىدىغان يېرىنىڭ ئېغىزى پۈتۈنلەي پۈتۈك بولىشىدۇر. ياكى ئۇ يەرگە بەزگە ئوخشاش ئۆسمە گۆش ئۈنۈپ قالغان بولۇشىدۇر. ئۇ يەرگە پەيدا بولۇپ قالغان نەرسە بەزىدە توغرىسىغا تۇرىۋالىدىغان سۆڭەكتەك بىرەر نەرسە بولىدۇ. ئەگەر ئايالدا بۇ ئەيىبلەر تېپىلسا، ئايالنىڭ ئايرىلىپ كېتىشنى تەلەپ قىلىش ھەققى يوق. چۈنكى بۇ ئەيىبلەر ئايالنىڭ ئۆزىدە تېپىلغاندۇر. ئەگەر ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ بىرەرسىدە ئېلىشىپ قالغانغا، ياكى تىرە كېسىلگە ياكى ئاق كېسەلگە ياكى ئايالنىڭ جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئېغىزى پۈتۈنلەي پۈتۈك بولغىنىغا، ياكى ئۇ يەرگە بەزگە ئوخشاش ئۆسمە گۆش ئۈنۈپ قالغىنىغا ئوخشاش ئەيىبلەر بولسا، يەنە بىر تەرەپنىڭ ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ كېتىشنى تاللاش هوقۇقى يوق. بۇ ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

### 1064ـ سوئال: زىنا ئائىلە بۇزۇلۇشىنىڭ ئەڭ چوڭ ئامىلى

زىنا ـ كۇفرىدىن قالسا ئەڭ چوڭ گۇناھى كەبىرىلەرنىڭ بىرىدۇر. زىنا ـ شەرەپلىك ئائىلىلەرنى يەرگە قارىتىدىغان، ئابرويلۇق كىشىلەرنى يەرگە ئۇرىدىغان، شىجائەتلىك كىشىلەرنى قورقۇنچاق قىلىپ قويىدىغان بىر رەزىل ئىشتۇر. زىنا شۇنچىلىك قەبىھ ۋە رەزىل ئىش بولغانلىقىدىن، ئاللاھ ئۇنىڭ جازاسىنى تۆۋەندىكىچە بېكىتكەن:

زىنا قىلغۇچى ئۆيلەنگەن ياكى تۇرمۇشقا چىققان بىرسى بولسا، ئۇنىڭ جازاسى ـ تاش كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرۈش. ئەگەر ئۆيلەنمىگەن ياكى ياتلىق بولمىغانلاردىن بولسا، ئۇنىڭ جازاسى ـ خەلقى ئالەم ئالدىدا، يۈز قامچا ئۇرۇش. ئەر ـ ئايال، باي ـ گاداي، قېرى ـ ياش بۇ ھۆكۈمدە ئوخشاشتۇر. بۇلار، زىنانىڭ بۇ دۇنيادىكى جازاسى، بەس. ئەمما ئۇنىڭ ئاخىرەتتىكى جازاسى بولسا، ئادەمنى دەھشەتكە سالىدىغان، ئەقىلنى چۆچۈتىدىغان بىر ئىشتۇر.

### 1065ـ سوئال: زىنانىڭ دەرىجىلىرى

زىنانىڭ دەرىجىلىرى ئېغىرلىق جەھەتتىن ھەر تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇنىڭ گۇناھلىرى قانداق رەۋىشتە بولمىسۇن، يۇقىرىقىلاردىن يېنىك بولمايدۇ، بەلكى ئېغىرلىشىدۇ. مەسىلەن: ئۆزىگە دۈشمەنلىك كۆرسىتىۋاتقان باشقا دىندىكى ئايال بىلەن زىنا قىلىشتىن، مۇسۇلمان ئايال بىلەن زىنا قىلىشنىڭ گۇناھى ئېغىر. ناتونۇش مۇسۇلماننىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلىشتىن، خوشنىسىنىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلىشنىڭ گۇناھى ئېغىر. يىراق خوشنىسىنىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلىشتىن، يېقىن خوشنىسىنىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلىشنىڭ گۇناھى ئېغىر. يېقىن خوشنىسىنىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلىشتىن مۇجاھىد(ئاللاھ يولىدا جەڭگە چىقىپ كەتكەن كىشى)نىڭ ئايالى بىلەن زىنا قىلىشنىڭ گۇناھى ئېغىر، ئەلۋەتتە. ئېرى يوق ئايال بىلەن زىنا قىلىشتىن، ئېرى بار ئايال بىلەن زىنا قىلىشنىڭ گۇناھى ئېغىر بولىدۇ.

## يەتتىنچى باپ. تالاقنى يولغا قويۇشنىڭ زۆرۈرلىكى ۋە تۈرلىرى

### 1066ـ سوئال: تالاق ئۇقۇمى ۋە ئۇنىڭ يولغا قويۇلۇشى

تالاق ـ ئېرىنىڭ ئايالدىن ۋازكەچكەنلىكىنى ئىپادىلەيدىغان سۆزلەر ئارقىلىق، ئۇنىڭدىن ئايرىلىدىغانلىقىنى ئېلان قىلىشى دېمەكتۇر. بەزى كىشىلەر تالاقنى ئىنتايىن ئاددى مەسىلە دەپ قارايدۇ. ئۇلار تالاقنى ئاچچىقلىرىغا تەسەللى تېپىش ياكى ئايالىنى قورقۇتۇش ئورنىدا قوللىنىدۇ، ئۇلار ئاياللىرىغا ئاچچىقى كەلگەندە، ئۆزلىرىنىڭ جاھىللىقى ۋە ئاخماقلىقىدىن ھەدەپ كېيىنكى ئاقىۋەتنى ئويلىماستىن ئۇلارنى تالاق قىلىۋېتىدۇ، ئارقىدىنلا تالاق قىلغىنىغا پوشايمان قىلىپ چىقىش يولى ئىزدەشكە كىرىشىدۇ. تالاق ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ داۋام قىلىشىغا ھېچ ئۈمىت قالمىغان، ياخشى ئۆتۈشكە ئامال بولمىغاندا ئىككىسىنىڭ ئايرىلىپ يېڭىدىن ھايات باشلىشى ئۈچۈن رۇخسەت قىلىنغان ئەڭ ئاخىرقى بىر چارىدۇر.

تالاق، تەمى ئەڭ ئاچچىق نەرسىدۇر. ئۇ ھالال ئىشلار ئىچىدە ئاللاھ تائالاغا ئەڭ يامان كۆرۈلىدىغان ھالالدۇر. لېكىن تالاق، ئەر خوتۇن ئارىسىدا ئىختىلاپ كېسىلى يۈز بەرگەن، بۇ كېسەل بەك ئېغىرلىشىپ كېتىپ بۇنىڭغا ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى كىلىشتۈرۈشكە ئوخشاش ھېچقانداق بىر دورا كار قىلماي قېلىپ، ئىشلىتىشكە مەجبۇر بولۇپ قالغاندا قوللىنىدىغان بىر دورىدۇر. تالاق بولسا، ئىسلام دىنى ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدىكى ئىختىلاپ كېسىلىنىڭ ئىككىسىدىن ھالقىپ جەمئىيەتنىڭ كەلگۈسى بولغان بالىلارغىمۇ يامان تەسىر بېرىپ قېلىشتىن ئەندىشە قىلغان

ۋاقتىدا، ئەر خوتۇنلارنىڭ مەزكۇر كېسەلنى داۋالاش ئۈچۈن ئىشلىتىشنى يولغا قويغان ئەڭ ئاخىرقى دورىدۇر. ئىسلام دىنىنىڭ تالاقنى يولغا قويۇشتىكى ھالىتى خۇددى بىر ئادەمنىڭ كېسەل ئەزاسىدىكى كېسەلنىڭ، ئۇنىڭ باشقا ساق ئەزالىرىغا تاراپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۇ كېسەل ئەزاسىنى كىسىۋېتىشكە مەجبۇر بولۇپ قالغان دوختۇرنىڭ ھالىتىگە ئوخشايدۇ.

بىز ئارىسىدا ئىختىلاپ كېسىلى بار بىر ئائىلىنىڭ كېسىلىنى ياخشى گەپ قىلىشقا ۋە ئۇلارنى كېلىشتۇرۇشكە ئوخشاش چارىلارنى قىلىپ داۋالاشتىن ئاجىز كەلگەن چاغدا تۆۋەندىكى ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالىمىز، ياكى بىز بىر ـ بىرىنى يامان كۆرۈپ تۇرۇۋاتقان ئەر خوتۇنلارنى تۈگمەيدىغان جىدەل ۋە ئىختىلاپ ئىچىدە باراۋەر بىر ئائىلىدە ياشاشقا مەجبۇر قىلىمىز ياكى ئۇلارغا بىر ـ بىرىدىن ئايرىلىپ كېتىش پىلانىنى سۇنىمىز. شۇنىڭ بىلەن ئۇلار بىر ـ بىرىدىن ئايرىلىدۇ، ئارىلىقىدىكى ئەرخوتۇنلۇق ئالاقە ئۈزۈلىدۇ ۋە ھەر بىرى جەڭگە جىدەل ۋە بىر ـ بىرىنى يامان كۆرۈش ئەمەس مېھرى مۇھەببەت قاپلىغان يېڭى بىر ئائىلە قۇرىدىغان ئادەم ئىزدەيدۇ.

ئاتا ئانىسى ئايرىلىپ كەتكەنلىك سەۋەبى بىلەن ھەر ئىككىسى يېنىدا يوق ياكى ئۇلارنىڭ بىرى يېنىدا بار ھاياتتا ياشىغان بىر كىچىك بالىنىڭ ھاياتىغا كېلىدىغان زىيان، كۇندە جەڭگە جىدەل ۋە ماجرا قىلىپ تۇرۇدىغان ئاتا ئانىلارنىڭ ئارىسىدا ياشىغان كىچىك بالىنىڭ ھاياتىغا كىلىدىغان زىيانغا قارىغاندا ناھايىتى ئاز ۋە ئاددىي بولىدۇ. كۇندە جەڭگە جىدەل ۋە ماجرا قىلىپ تۇرۇدىغان ۋە بىر ـ بىرىنى يامان كۆرۈدىغان ئاتا ئانىنىڭ ئارىسىدا بىر كىچىك بالىنى قانداقمۇ ئەخلاقى ياخشى، دۇرۇس بىر ئادەم قىلىپ تەربىيلەپ چىققىلى بولىدۇ؟ ئۇ بالا كۇندە ئاتا ئانىسىنىڭ جىدەل ماجرا قىلىشۋاتقانلىرىنى كۆرۈپ تۇرسا، مېھرى شەپقەت ۋە كۆيۈنىش دېگەن ھېسلارنى قەيەردىن قوبۇل قىلىپ ئالىدۇ؟ بۇ كېسەلگە گىرىپتار بولغان ئائىلە ئۆيىنىڭ سىرتىدا يەنە جەمىيەتنىڭمۇ بۇزۇلىشىغا سەۋەپچى بولىدۇ.

ئىسلام دىنىدا تالاقنىڭ باشقا بىر قانۇندا تېپىلمايدىغان بىر ئۇسلۇبتا يولغا قويۇلىشى، ئىسلام دىنىنىڭ بىر ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇپ كەتمەي مەڭگۇ داۋاملىششىغا ۋە ئەر ـ خوتۇنلۇق ھاياتىنىڭ بەخت سائادەت ئىچىدە ئۆتۈشىگە ناھايىتى ھېرىسمەن ئىكەنلىكىنى كۆرسۇتۇپ بەرگىنىگە ئوخشاش، تالاقنى يولغا قويغان ئاللاھ تائالانىڭ ناھايىتى ھېكمەتلىك ۋە بەندىلىرىگە مېھرىبان بىر زات ئىكەنلىكىنى كۆرسۇتۇپ بېرىدۇ.

### 1067ـ سۇئال: تالاقنىڭ ئەرنىڭ قولىدا بولىدىغانلىقىنىڭ بايانى

ئاللاھ تائالا تالاق قىلىش ھوقۇقىنى ئايالنىڭ ياكى ئائىلىنىڭ سىرتىدىكى بىر ئادەمنىڭ قولىدا ئەمەس، ئەرنىڭ قولىدا قىلدى. قۇرئان كەرىمدە تالاقنى بايان قىلىپ كەلگەن پۈتۈن ئايەتلەردە خىتاب، ئاياللارغا ئەمەس بەلكى ئەرلەرگە قارىتىلغاندۇر. مەسىلەن، ئاللاھ تائالانىڭ تۆۋەندىكى ئايەتلىرىگە ئوخشاش.« ئى پەيغەمبەر! ئۈممىتىڭگە ئېيتقىنكى سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتىگە لايىق پەيتتە يەنى پاكلىق ھالىتىدە تالاق قىلىڭلار»، « سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلغان بولساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشاي دەپ قالغان بولسا، ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە يارىشىپ، ئۇلارنى نىكاھىڭلاردا تۇتۇڭلار. تالاق ھەققىدە قۇرئان كەرىمدە ھېچبىر خىتاب ئاياللارغا قارىتىلغان ئەمەس. بۇ بولسا تالاق قىلىش ھوقۇقىنىڭ ئەرنىڭ قولىدا ئىكەنلىكىنىڭ ناھايىتى روشەن پاكىتىدۇر. تالاقنىڭ ئەرنىڭ قولىدا قىلىنغانلىقىنىڭ ناھايىتى كۆپ ھېكمەتلىرى بار. تالاق قىلىش

ئەر ـ ئايال ئىككىسى ئۈچۈن پۇشايمان كەلتۈرىدۇ. ئەر كىشى ئۆز ئاچچىقىنى بېسىۋېلىشتا ئايال كىشىگە نىسبەتەن سەۋرلىك، سوغۇق قان بولغانلىقى ئۈچۈن، تالاق قىلىش هوقۇقى ئەرگە بېرىلگەن، ئەر كىشى بۇ هوقۇقنى جايىدا ئىشلىتىشى لازىم. ئايالنى تالاق قىلغاندىمۇ، ئۇنى ئايلىق ئىددىتى داۋام قىلىۋاتقان ۋاقىتلىرىدا تالاق قىلماسلىقى لازىم.

تالاقنىڭ ئەرنىڭ قولىدا قىلىنىشى بىرىنچى بولۇپ ئىسلام دىنىدىكى ئائىلىنى رەتكە سېلىش، ئەرنى ئائىلىگە مەسئۇل قىلىش، ئائىلىنىڭ ھەممە مەسئۇلىيەتلىرىنى ئەرنىڭ ئۈستىگە ئارتىش ۋە گۇناھ بولمايدىغان ئىشلاردا ئايالنى ئېرىگە بويسۇنۇشقا بۇيرۇش پرىنسىپىگە ناھايىتى ئۇيغۇندۇر. ئائىلىنىڭ پۈتۈن مەسئۇلىيىتى ئەرنىڭ ئۈستىگە ئارتىپ قويۇلغان تۇرۇقلۇق تالاق قىلىش هوقۇقىنىڭ ئايالنىڭ قولىدا قىلىنىشى هېكمەتلىك ئىشلاردىن ئەمەس. ئەر ئادەتتە ئايالغا قارىغاندا ئائىلىنىڭ بۇزۇلۇپ كەتمەي داۋاملىشىشىغا بەكرەك هېرىسمەندۇر. چۈنكى بىر ئائىلىنىڭ مەيدانغا كېلىشى ئۈچۈن كېتىدىغان چىقىملارنى ۋە ئېغىرلىقلارنى كۆتەرگەن ئادەم ئەردۇر. يەنە كېلىپ ئەر ئادەتتە ئايالغا قارىغاندا ئۆزىنىڭ هېسسىي تۇيغۇلىرىنى ۋە ئەقىل هوشىنى ياخشى تىزگىنلىيەلەيدۇ. ئەگەر تالاق قىلىش هوقۇقى ئاياللارنىڭ قولىدا قىلىنسا، نادانلىق ۋە ئەقىلسىزلىك دىللىرىنى قاپلاپ كەتكەن كۆنىمىزدىكى ئەخمەق ئەرلەرنىڭ قىلغىنىغا ئوخشاش نۇرغۇنلىغان ئاياللار ئائىلىدە ئازراق كۆڭۈلسىزلىك كۆرۈلۈپ بولغىچە ئالدىراپلا ئۆزلىرىنى تالاق قىلىۋالغان بولاتتى.

ئاللاھ تائالانىڭ تالاقنى يولغا قويۇشتا قانداق هېكمەتنىڭ بارلىقىنى ۋە ئايالنى تالاق قىلسا، ئىككىسىنىڭ ئارىسىدىكى ئەر ـ خوتۇنلۇق ئالاقىنىڭ ئۈزۈلۈپ كېتىدىغانلىقىنى ۋە ئەگەر ئۇلار تالاقتىن كېيىنمۇ يەنە بىر ئۆيدە ياشىسا ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى ئالاقىنىڭ زىناخورلۇق ئالاقىسىغا ئايلىنىغانلىقىنى بىلگەن ئەقىللىق بىر ئەر، ئايالى بىلەن كۆرۈلگەن تۇنجى قېتىملىق كۆڭۈلسىزلىكنىڭ سەۋەبى بىلەنلا ئايالنى تالاق قىلىۋېتىشكە ئالدىرىمايدۇ. ئەكسىچە بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن ۋاستىلارنى قوللىنىپ ئايالى بىلەن بولغان ئىختىلاپ ۋە كۆڭۈلسىزلىكلەرنى تۈگىتىشكە تىرىشىدۇ.

## 1068ـ سۇئال: تالاقنىڭ يولغا قويۇلۇشىنىڭ هىكمىتى

هېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ۋە مېھرى شەپقەتلىك ئاللاھ تائالا، ئايالنى تالاق قىلىۋېتىپ كېيىن پۇشايمان قىلغان، خاتالىقنى سەزگەن ۋە ئايالنىڭ قەدرى قىممىتىنى بىلىپ يەتكەن ئەرنىڭ ئايالى بىلەن يېنىشىشىنى يولغا قويدى.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا، ئايالى بىلەن تۇنجى قېتىم ياكى ئىككىنچى قېتىم ئايرىلىپ كەتكەن بىر ئەرنىڭ ئايالى بىلەن ئەگەر ئايالى تېخى ئىددەت ئىچىدە بولسا، نىكاھ ئوقۇتماستىن ۋە يېڭى تويلۇق ئالماستىن، ئەگەر ئايالنىڭ ئىددىتى چىقىپ كېتىپ بولغان بولسا، باشقا نىكاھ ئوقۇتۇش ۋە يېڭى تويلۇق ئېلىش بىلەن يېنىشىۋېلىشىنى يولغا قويدى. ئايالنىڭ ئىددىتى چىقىپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ بىلەن باشقا نىكاھ ئوقۇپ يېنىشماقچى بولغان چاغدا، نىكاھنىڭ توغرا بولىشى ئۈچۈن ئايالنىڭ بۇ نىكاھقا رازى بولىشى شەرتتۇر. ئەمما ئۇ ئەرنىڭ ئايالى بىلەن ئايرىلىپ كېتىشى ئۈچۈنچى قېتىم بولۇپ قالغان بولسا بۇ هالدا ئەر ئايالغا ئايال ئىددىتىنى چىقىرىپ ئىككىنچى بىر ئەرگە سەممىي نىيەت بىلەن ياتلىق بولۇپ ئاندىن ئۇنىڭدىن بىرەر سەۋەب بىلەن ئايرىلىپ كېتىپ، ئىككىنچى ئېرىنىڭ ئىددىتىنى چىقىرىپ بولغاندىن كېيىن باشقا نىكاھ ئوقۇتۇپ ۋە يېڭى تويلۇق ئېلىپ يېنىشالايدۇ. بۇ مەسىلىدە ئىككىنچى ئەر، ئۇ ئايالنى

بىرىنچى ئەر بىلەن پۈتۈشۈپ ئۇنى بىرىنچى ئەرگە ھالاللاپ بېرىش نىيىتى بىلەن نىكاھىغا ئالمىغان بولىشى شەرتتۇر. بۇ ھەقتە ئالالاھ تائالا مۇنداق دىدى. (قايتا يارىششقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر، ئۇنىڭدىن كېيىن (خوتۇنىنى) چىرايلىقچە تۇتۇش، ياكى ياخشىلىق بىلەن (يەنى زۇلۇم قىلماي، يامان گېپىنى قىلماي، كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرماي) قويۇۋېتىش لازىم، اللّٰهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى (يەنى ياخشى ئۆتەلمەسلىك، الله بەلگىلىگەن ئەر ـ خوتۇنلۇق ھوقۇقلىرىغا رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى) بولمىسىلا، ئۇزۇڭلارنىڭ ئاياللىرىڭلارغا (مەھرى ئۈچۈن) بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن ھېچقانداق نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىش دۇرۇس بولمايدۇ. ئەگەر سىلەر ئۇلار (يەنى ئەر ـ ئايال) نىڭ اللّٰهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىقىدىن قورقساڭلار، خوتۇنىنىڭ (تالاق خېتىنى ئېلىش مەقسىتىدە) مال بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ ئىككىسىگە (يەنى ئەر ـ خوتۇنغا) گۇناھ بولمايدۇ. ئەنە شۇلار اللّٰهنىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇر، ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلماڭلار اللّٰهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار زالىملاردۇر [229]. ئەگەر (ئۇ) ئۇنى (يەنى خوتۇنىنى) (ئۈچ قېتىم) تالاق قىلسا، (خوتۇن) باشقا ئەرگە تەگمىگىچە ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ، كېيىنكى ئەر ئۇنى تالاق قىلغاندىن كېيىن (ئىددىتىنى توشقۇزۇپ)، بۇرۇنقى ئەر بىلەن قايتا ياراشسا، ئۇلارغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر ئۇلار اللّٰهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالايدىغانلىقىنى (يەنى قايتا ياراشقاندىن كېيىن ياخشى ئۆتەلەيدىغانلىقىنى) تەسەۋۋۇر قىلسا. بۇ اللّٰهنىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇركى، الله ئۇنى بىلىدىغان (يەنى ئىشنىڭ ئاقىۋىتىگە پەمى يېتىدىغان) قەۋم ئۈچۈن بايان قىلىدۇ [230]. [سۈرە بەقەرە] مانا بۇ ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچى ۋە ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى ئالالاھ تائالانىڭ يولغا قويغان ھۆكۈملىرىدۇر. ئۈچ قېتىم تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ دەسلەپكى ئېرى بىلەن يېنىششى ئۈچۈن باشقا بىر ئەرگە ياتلىق بولىشىنىڭ يولغا قويۇلىشى ئەر ـ خوتۇن ھەر ئىككىسى ئۈچۈن بىر ساۋاقتۇر. ئۇلار بۇ ساۋاقنى ئېلىپ قايتا يېنىشقان ۋاقتىدا يېڭى ھاياتنى مېھرى مۇھەببەت ۋە بۇرۇن ئارىسىدا كۆرۈلۈپ تۇرىدىغان ئىختىلاپتىن ئۇزاق بىر مۇھىتنىڭ ئىچىدە باشلايدۇ. چۈنكى ئايال باشقا ئەرگە ياتلىق بولۇپ ئۇنىڭ بىلەن ئۆي تۇتقاندىن كېيىن بۇرۇنقى ئېرىنىڭ قەدرى قىممىتىنى تونۇپ يېتىدۇ. ئەرمۇ ئايالىنىڭ باشقا بىرسىگە خوتۇن بولۇپ يۈرگەنلىكىنى كۆرۈپ كۆڭلىدە ئايالغا قارىتا كۈندەشلىك قوزغالغان ۋاقىتدا ئۇنىڭ قەدرى قىممىتىنى تونۇپ يېتىدۇ.

**1069ـ سوئال: تالاق ئالدىرايدىغان مەسىلە ئەمەس**

تالاق ـ يۈقىرىدا ئېيتىلغاندەك، ئالالاھ رۇخسەت قىلغان ئىشلارنىڭ ئالالاھقا ئەڭ يامان كۆرۈلىدىغىنى ۋە ئەر ـ ئايال ئىككىسىنىڭ بىرگە ئۆتۈشىگە ھېچقانداق ئىمكانىيەت قالمىغاندا، ئاندىن يول قويۇلغان ئاخىرقى بىر چارە. تالاق ئائىلىنى پارچىلىغاندىن كېيىن، ئىناقلىق ئاداۋەتكە، سائادەت شاقاۋەتكە، مۇھەببەت نەپرەتكە ئۆزگەرگەن بولىدۇ. گۇناھسىز باللار ئاتا ـ ئانىسىنىڭ ئىسسىق مېھرىدىن كېلىدىغان نېمەتتىن ئايرىلىپ، ۋەيرانچىلىققا يۈز تۇتىدۇ. راھەت جاپاغا ئۆزگىرىدۇ. تالاق قىلىش ھوقۇقى ئەرلەرنىڭ قولىدا بولغاچقا، ئالالاھ ئەرلەرنى تالاقتىن نەپرەتلەندۈرۈپ، ئۇلارنى ئاياللىرىنى يامان كۆرۈپ قالغىنىدا، ھامان تالاق قىلىۋەتمەسلىككە، ئاياللىرىنىڭ ياخشىلىقلىرىنى ئويلاپ بولسىمۇ، ئۇلارنى تالاق قىلىشتىن ۋازكېچىشكە ئۈندەپ «ئۆزئارا ئېھسان قىلىشنى ئۇنۇتماڭلار» دەيدۇ. (بەقەرە سۈرىسى 236 ـ ئايەت)

ئەر كىشى ئايالىنىڭ مۇئامىلىسىدىن، ئەخلاقىدىن ۋە باشقىمۇ كەمچىلىكلىرىدىن

نەپرەتلىنىپ، ئۇنى قويۇۋېتىش خىيالىغا كەلگەندە، ئايالىنىڭ ئۆي ئىچىدىكى خىزمەتلىرىنى، ئېرىگە قىلغان ياخشىلىقلىرىنى، بالىلىرىنى بېقىشىدىكى ئەجىرلىرىنى ۋە بالىلارنى ئىسسىق ئۇۋىدىن ئايرىۋېتىشتىن كېلىپ چىقىدىغان زىيانلارنى ياد ئېتىشى ئارقىلىق ئايالىنىڭ كەمچىلىكىنى ئۇنتۇيالايدۇ. شۇڭا ئاللاھ ئاياللارنىڭ ياخشىلىق تەرەپلىرىنى ياد ئېتىشكە ئەمر قىلماقتا. ئەلۋەتتە، ھەرقانداق ئايال كىشىنىڭ سەلبىي ۋە ئىجابىي تەرەپلىرى بولىدۇ. ئەر كىشى ئايالىدىن نەپرەتلەنگەن ۋاقتىدا، ھېچ بولمىغاندا بۇ ئايالىنىڭ ياخشىلىق تەرەپلىرىنى ياد ئېتىش ئارقىلىق ئايرىلىشنىڭ ئاچچىقىنى، بالىلارنى يېتىم قىلىشنىڭ يامانلىقىنى، قودىلار ئارىسىدا دۈشمەنلىك تۇغدۇرۇشنىڭ زىيىنىنى ۋە كۆڭۈللەرنى بىئارام قىلىشنىڭ يامان ئاقىۋەتلىرىنى ئويلاش ئارقىلىق ئۆزىنى بېسىۋالالايدۇ ۋە تالاقتىن ۋاز كېچىدۇ.

## 1070 ـ سوئال: تالاقنىڭ باسقۇچلىرى

تالاقنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ ھەقىقەتەن يامان ئىكەنلىكى ۋە ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىگە پۇشايمان كەلتۈرىدىغانلىقى ئۈچۈن، ئاللاھ ئەر ـ ئاياللارنى ئالدىراپ ئاجرىشىشتىن توسىدۇ ۋە تالاقنى ئۈچ باسقۇچقا بۆلىدۇ:

بىرىنچى باسقۇچى، ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىگە ئاجرىشىشنىڭ ئاچچىقلىقىنى ۋە ئۇنىڭدىن كېلىپ چىقىدىغان زىيان ـ زەخمەتلەرنى تونۇتۇش بولسا، ئىككىنچى باسقۇچى، ئۇلارنى غاپىللىقتىن ۋە قاراملىقتىن ئويغىتىپ، تالاقتىن كېيىنكى ھەسرەتلىك ئاقىۋەتلەردىن ئاگاھلاندۇرۇش بولۇپ، ئۈچىنچى باسقۇچى، ئاخىرقى ئايرىلىش يەنى رەسمىي ئاجرىشىش ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، ئەركىشى بىر ياكى ئىككى تالاقتىن كېيىن، تالاق قىلغىنىغا پۇشايمان قىلغان بولسا، ئايالىنى قايتۇرىۋالالايدۇ. چۈنكى بۇلار ئاخىرقى تالاق ئەمەس. ئەمما ئۈچىنچى قېتىملىق تالاقتىن كېيىن، ئۇلار مەڭگۈ ئايرىلغان بولىدۇ. بۇلار نىكاھ بىلەنمۇ بىر ـ بىرىگە قايتالمايدۇ. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر ئۇ خوتۇنىنى (ئۈچ قېتىم) تالاق قىلغان بولسا، (خوتۇن) باشقا ئەرگە تەگمىگىچە ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ. كېيىنكى ئەر ئۇنى تالاق قىلغاندىن كېيىن (ئىددىتىنى توشقۇزۇپ) بۇرۇنقى ئەر بىلەن قايتا ياراشسا، ئۇلارغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.» ( بەقەرە سۈرىسى 23 ـ ئايەت)

## 1071 ـ سوئال: تالاق مەسىلىسىدە يۈز بېرىۋاتقان خاتا قىلمىشلار

بەزى كىشىلەر تالاقنىڭ ئاقىۋىتىنى ئويلىماستىن، ئېغىزلىرىنى قويۇۋېتىپ، ئاياللىرىنى ئۈچ تالاق قىلىۋېتىدۇ. ئارقىدىن پۇشايمان قىلىپ، قايتىش ئۈچۈن يول تېپىشقا ئۇرۇنىدۇ. بەزىلىرى ئۆلىمالار ئالدىدا ئۈچ تالاق قىلغانلىقلىرىنى ئىنكار قىلىپ تۇرۇۋېلىپ، ئايالىنى قايتۇرۇش ئۈچۈن يول ئېچىشقا كىرىشىدۇ. بەزىلەر بولسا، ئۈچ تالاقتىن كېيىن ئايالىنى ۋاقىتلىق ئۆيلەندۈرۈپ، ئاندىن ئاجراشتۇرۇپ قايتا ئالىدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى ئۆزىنى ئالدىغانلىقتۇر. چۈنكى ئاللاھ نىيەتلەردىكىنى ئېنىق بىلگۈچىدۇر. ئايالىنى ئۈچ تالاق قىلغانلىقىغا ئىنكار قىلىپ تۇرۇۋېلىپ، ئۇنى ئۆزىگە قايتۇرۇشقا ئۇرۇنغانلار ۋە باشقىسىغا ۋاقىتلىق نىكاھلاپ قويۇپ، ئاندىن ئۇنى ئۆزىگە قايتۇرۇشنى مەقسەت قىلغانلار ئاللاھنىڭ ئازابىدىن قۇتۇلالمايدۇ. ئايال كىشى ئۈچ تالاق قىلىنغاندىن كېيىن، ئۇ، باشقا بىرسىگە ئۆمۈرلۈك خوتۇن بولۇش ئۈچۈن تەگكەن بولسا، كېيىن ئېرى ئۆلۈپ كېتىپ ياكى ئاجرىشىپ كېتىپ، تول بولغاندىن كېيىن، ئاندىن بىرىنچى ئېرىگە ھالال بولىدۇ. چۈنكى نىكاھ ۋاقىتلىق بولمايدۇ. نىكاھتا مەڭگۈلۈك بولۇشنى نىيەت قىلىش شەرتتۇر.

بۇنداق بولمىغان نىكاھ ــ زىنادۇر.

**1072ـ سوئال: ئادەت ئىچىدىكى ئايالنى تالاق قىلىشنى مەنئى قىلىشنىڭ ھېكمىتى**

ئەمدى، ئايال كىشىنى ئۇنىڭ ئادەت ئىچىدىكى ۋاقتىدا تالاق قىلىشنىڭ مەنئى قىلىنغانلىقىنىڭ ھېكمىتىگە كەلسەك، بۇنداق تالاقتا ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىگە چوڭ زىيانلار باردۇر. ئايال كىشى ئادەت كۆرگەن ۋاقتىدا تالاق قىلىنغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ ئىددىتى ئۇزىراپ كېتىدۇ. چۈنكى، ئۇنىڭ تالاق قىلىنغان ۋاقتىدىكى ئايلىق ئادەت ئىچىدىكى ھالىتى، ئېرىنىڭ زىممىسىدىن چىقىشىغا بەلگىلەنگەن ئۈچ پاكلىقنىڭ ئىچىگە كىرەلمەيدۇ. ئۇ يەنە ئۇنىڭدىن باشقا، ئۈچ قېتىم ئادەت كۆرۈپ پاكلانغاندىن كېيىن، ئىددەتتىن يەنى ئەرنىڭ زىممىسىدىن چىققان بولىدۇ. بۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ ئىددىتى 4 قېتىملىق پاكلىقتا ئايلىنىپ قالىدۇ. ئەگەر ئۇنى پاكلىق ھالىتىدە، ئۇنىڭغا جىنسىي تەرەپتىن يېقىنچىلىق قىلىپ بولۇپ، ئاندىن تالاق قىلغان بولسا، بۇ ئايالنىڭ شۇ ۋاقىتتا ھامىلدار بولۇپ قالغان بولۇشى ئېھتىمال. ئەر كىشى بۇنى بىلمەستىن ئۇنى تالاق قىلىپ قويۇپ بەرگەندىن كېيىن، ئايال كىشىنىڭ ئىددىتى بالىسىنى تۇغقانغا قەدەر ئۇزىراپ كېتىدۇ ـ دە، ئەر كىشى گۇناھكار بولىدۇ. چۈنكى ئەر كىشى بۇ ۋاقىتتا ئايالىغا ئۇۋۇال قىلغان بولىدۇ. ماددىي تەرەپتىنمۇ ئۇ، ئايالىنىڭ تۇققۇز ئايلىق نەپەقىسىنى (چىقىمىنى) تۆلەشكە مەجبۇر بولىدۇ. ئەگەر ئۇ، ئايالى ھامىلدار بولمىغان بولسا، ئۇنى ئۇنىڭغا يېقىنچىلىق قىلمىغان پاكلىقىدا قويۇپ بەرگەن بولسا، بۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ پەقەت 3 ئايلىق نەپەقىسىنىلا تۆلىگەن بولاتتى. چۈنكى ئايال كىشى بۇھالەتتە، ئۈچ قېتىملىق پاكلىقتىن كېيىنلا ئېرىنىڭ زىممىسىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ.نەتىجىدە، ياتلىق بولالايدۇ.

**1073ـ سوئال: تالاقتىن كېيىن ئەر ئايال ئىككىسىنىڭ تارتىدىغان زىيىنى**

ھامىلدار ئايالنى تالاق قىلغاندىن كېيىن، ئۇنىڭ بالىسى تۇغۇلغاندىن كېيىنمۇ، ئۆزىنىڭ يۈرەك پارىسى بولغان پەرزەنتىدىن ئۇزاقلىقنىڭ ئاچچىقىنى ۋە پەرزەنتىنى زايا قىلغانلىقىنىڭ گۇناھىنى ئەر كىشى تارتىدۇ. ئايال كىشى بولسا بالىنى يالغۇز بېقىشنىڭ دەردىنى تارتىدۇ.

**1074ـ سوئال: تالاق قىلىشتا رىئايە قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار**

1. ئايالنى ئۇنىڭ ئايلىق ئادىتى ئىچىدىكى ۋاقتىدا تالاق قىلماسلىقى لازىم. ئايالنى تالاق قىلىشنى خالىغان كىشى ئۇنى ئايلىق ئادەت ۋاختىدا تالاق قىلماسلىقى، بەلكى ئۇنىڭدىن پاكلانغاندىن كېيىن، پاكلىق ھالىتىدە ئۇنىڭغا جىنسىي تەرەپتىن يېقىنلاشماستىن، تالاق قىلىشى لازىم. بۇنىڭغا رىئايە قىلمىغان كىشى ئاللاھقا ئاسىيلىق قىلغان بولىدۇ. چۈنكى بۇ ئاللاھ تائالانىڭ كۆرسەتمىسىدۇر.

2. ئايالنى تالاق قىلىشتا، بىردىن ئارتۇق تالاق قىلماسلىقى لازىم. ئايال كىشىنى بىردىن ئارتۇق ــ ئىككى ياكى ئۈچ تالاق قىلىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننىتىگە خىلاپتۇر.

**1075ـ سوئال: تالاقنىڭ تۈرلىرى**

فىقھشۇناسلارنىڭ كۆزقارىشى بويىچە تالاق ئىككى تۈرگە بۆلىنىدۇ. 1ـ سۈننەتكە ئۇيغۇن ھالدا قىلىنغان تالاق، 2ـ بىدئەت تالاق يەنى سۈننەتكە ئۇيغۇن ھالدا قىلىنمىغان تالاق

**1076ـ سوئال: سۈننەتكە ئۇيغۇن ھالدا قىلىنغان تالاق**

سۈننەتكە ئۇيغۇن ھالدا قىلىنغان تالاق بولسا، بىر ئەرنىڭ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن ئايالنى ھەيزدىن كېيىنكى پاكلىقتا ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمەي تۇرۇپلا بىر تالاق قىلىشىدۇر، ئاندىن ئۇ ئايالنى ھەتتا ئىددىتى چىقىپ بولغىچە تالاق قىلماي ئۆتتۈشىدۇر.

ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ئى پەيغەمبەر! (ئۈممىتىڭگە ئېيتقىنكى) سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتىگە (لايىق پەيتتە يەنى پاكلىق ھالىتىدە) تالاق قىلىڭلار. (نەسەب ئارىلىشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن) ئىددەتنى ساناڭلار، پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار، (ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشمىغۇچە) ئۇلارنى ئۆيلىرىدىن چىقىرىۋەتمەڭلار، ئۇلارمۇ (ئۆيدىن) چىقمىسۇن، ئۇلار پەقەت ئوچۇق پاھىشە قىلسىلا ئاندىن (ھەدنى ئىجرا قىلىش ئۈچۈن) چىقىدۇ، ئەنە شۇ اللهنىڭ قانۇنىدۇر، كىمكى اللهنىڭ قانۇنىدىن ھالقىپ كېتىدىكەن، ئۇ ئۆزىگە زۇلۇم قىلغان بولىدۇ، سەن بىلمەيسەنكى، الله شۇنىڭدىن كېيىن (يەنى تالاقتىن كېيىن) بىرەر ئىشنى مەيدانغا كەلتۈرۈشى مۇمكىن [سۈرە تالاق-1].

سالىم رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: (دادام) ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما ئايالىنى ھەيزدار ھالەتتە تالاق قىلىۋەتكەنىكەن، (بوۋام) ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە يەتكۈزۈپتۇ. بۇنى ئاڭلاپ دەرغەزەپ بولغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنىڭغا ئېيتىپ قوي! ئايالى بىلەن يېنىشىۋالسۇن، ئاندىن ئايالىنى (ھەيزدىن) پاك بولغاندىن كېيىن، يەنە بىر ھەيز كۆرۈپ پاك بولغۇچە تۇتۇپ تۇرسۇن. ئاندىن كېيىن تالاق قىلماقچى بولسا، ھەيزدىن پاك ھالەتتە ۋە جىما قىلماي تۇرۇپ تالاق قىلسۇن. مانا بۇ، الله بۇيرىغان ئىددەتكە لايىق (بۇنىڭدىن الله تائالانىڭ: {ئى پەيغەمبەر! (ئۈممىتىڭگە ئېيتقىنكى) سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتىگە (لايىق پەيتتە يەنى پاكلىق ھالىتىدە) تالاق قىلىڭلار } دېگەن بۇيرۇقى مەقسەت قىلىنغان.) تالاق قىلىشتۇر دەپتۇ. (بۇخارى: 4908)

### 1077- سۇئال: بىدئەت تالاق

بۇ تالاق بولسا، بىر ئادەمنىڭ ئايالىنى بىر ئېغىز سۆز بىلەن ئۈچ تالاق قىلىشىدۇر. ياكى ئايرىم - ئايرىم بولسىمۇ، بىر قېتىملىق پاكلىقتا ئۈچ تالاق قىلىشىدۇر. ئەگەر بىر ئادەم ئايالىنى شۇ شەكىلدە تالاق قىلىۋەتكەن بولسا، تالاق چۈشىدۇ. لېكىن ئۇ ئادەم تالاقنى سۇنئەتكە ئۇيغۇن ھالدا قىلمىغانلىقى ئۈچۈن گۇناھكار بولىدۇ. بۇنىڭ دەلىلى بولسا، تۆۋەندىكى ھەدىستۇر.

سەھل ئىبنى سەئد سائىدى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئۇۋەيمىر ئەجلانى (دېگەن ساھابە) ئاسىم ئىبنى ئەدىي ئەنسارى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى ئاسىم! بىر كىشى ئايالىنى باشقا بىر ئەر بىلەن تۇتۇۋالسا، ئۇ ئەرنى ئۆلتۈرىۋەتسە، ئۇ كىشى (قىساس ئۈچۈن) ئۆلتۈرۈلەمدۇ؟ ئەگەر ئۆلتۈرۈشكە بولمىسا، نېمە قىلىشى كېرەك؟ سەن بۇ توغرۇلۇق پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن يوليورۇق سوراپ كەلگىن ! دېدى. ئاسىم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن بۇ مەسىلە ھەققىدە سورىغانىدى، بۇ خىل سوئاللارنى ياقتۇرمىغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئاسىمنى (سورىغان سوئالى ئۈچۈن) ئەيىبلىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەيىبلىك سۆزلىرى ئاسىمغا بەكمۇ ھار كەلگەنىدى. ئاسىم ئۆيىگە قايتقاندىن كېيىن، ئۇۋەيمىر كېلىپ ئۇنىڭدىن: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نېمە دېدى؟ دەپ سورىدى. ئاسىم: سەن مېنىڭ يېنىمغا ياخشى سوئال ئېلىپ كەلمەپسەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ سوئالنى ياقتۇرمىدى، دېدى. ئۇۋەيمىر: الله تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، بۇ مەسىلىنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن ئۆزەم بىۋاستە سورىمىغىچە بولدى قىلمايمەن، دېدى ۋە كىشىلەرنىڭ ئوتتۇرىسىدا تۇرغان پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! بىر كىشى ئايالىنى باشقا بىر ئەر بىلەن تۇتۇۋالسا، ئۇ ئەرنى ئۆلتۈرىۋەتسە، سىلەر ئۇنى (قىساس ئۈچۈن) ئۆلتۈرەمسىلەر؟ ئۆلتۈرۈشكە بولمىسا، نېمە قىلىش كېرەك؟ دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: اللە سەن ۋە ئايالىڭ توغرىسىدا ئايەت نازىل قىلدى، بېرىپ ئايالىڭنى ئېلىپ كەلگىن! دېدى. سەھل مۇنداق دەيدۇ: شۇنىڭ بىلەن، ئەر ـ خوتۇن ئىككىسى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىدا لەنەت ئېيتىشتى. مەنمۇ شۇ سورۇندا بار ئىدىم. لەنەت ئېيتىشىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇۋەيمىر: ئى رەسۇلۇللاھ ! لەنەت ئېيتىشىپ بولۇپ، مەن ئۇنى يەنە خوتۇن قىلىپ تۇتۇپ تۇرسام، ئۇنىڭغا تۆھمەت قىلغان بولىمەن، دېدى ۋە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنى تالاق قىلىشقا بۇيرۇشتىن بۇرۇنلا ئۈچ تالاق قىلىۋەتتى. ئىبنى شىھاب مۇنداق دەيدۇ: شۇندىن ئېتىبارەن، لەنەت ئېيتىشىپ بولۇپ تالاق قىلىۋېتىش لەنەت ئېيتىشقۇچىلارنىڭ سۈننىتىگە ئايلىنىپ قالدى. (بۇخارى: 5259)

مۇجاھىد مۇنداق دەيدۇ: مەن ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ يېنىدا ئولتۇراتتىم. بىر كىشى كېلىپ، ئايالىنى ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەنلىكىنى ئېيتتى. بۇنى ئاڭلىغان ئىبنى ئابباس جىمىپ كەتتى. مەن ئۇنىڭ جىمىپ كەتكىنىگە قاراپ، ئۇنىڭ ئايالى بىلەن يېنىشىۋېلىشىغا پەتىۋا بېرىشى مۇمكىن دەپ ئويلىدىم. بىر ئازدىن كېيىن: سىلەر تەنتەكلىك بىلەن ئاياللىرىڭلارنى تالاق قىلىۋېتىپ، ئاندىن يۈگۈرۈپ كېلىپ: ”ئىبنى ئابباس! ئىبنى ئابباس!“ دەيسىلەر. اللە تائالا قۇرئاندا: {كىمكى اللەتىن قورقىدىكەن، اللە ئۇنىڭغا چىقىش يولى ئاتا قىلىدۇ} (سۈرە تەلاق، 2 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېگەن. سەن بۇ ئىشتا اللەتىن قورقمىدىڭ، شۇڭا مەن ساڭا چىقىش يولى تاپالمىدىم. رەببىڭگە ئاسىيلىق قىلدىڭ ۋە ئايالىڭ (سەندىن) تالاق بولۇپ كېتىپتۇ. ھالبۇكى، اللە تائالا قۇرئان كەرىمدە: { ئى پەيغەمبەر! (ئۈممىتىڭگە ئېيتقىنكى) سىلەر ئاياللارنى تالاق قىلساڭلار، ئۇلارنىڭ ئىددىتىگە (لايىق پەيتتە يەنى پاكلىق ھالىتىدە) تالاق قىلىڭلار} ( سۈرە تەلاق، 1 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى) دېگەن، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد 2197)

تالاقنى سۈننەتكە ئۇيغۇن بىر شەكىلدە قىلمىغان ئادەم ئاسىي ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم تالاقنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەقتە كۆرسۈتۈپ بەرگەن سۈننەتكە زىت بىر ھالدا قىلدى. تالاق ئەسلىدە قىلىش چەكلەنگەن بىر ئىشتۇر. چۈنكى تالاق قىلىش ئاخىرەتنىڭ ۋە دۇنيانىڭ پايدىلىرى باغلانغان نىكاھتىن ئىبارەت بىر ئالاقىنى ئۈزۈۋېتىشتۇر. تالاق قىلىشقا رۇخسەت قىلىنىش بولسا، پەقەت ئەر ـ خوتۇنلارنىڭ بىر ـ بىرىنىڭ ئارىسىدا يۈز بەرگەن ئىختىلاپلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈندۇر. بۇ ئىختىلاپلاردىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن بىر تالاقمۇ يېتىدۇ، شۇنىڭ ئۈچۈن بىر قېتىمدىلا ئۈچ تالاق قىلىشنىڭ ھېچقانداق ھاجىتى يوق.

بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، كۆپ ساندىكى ئالىملار ۋە تۆت مەزھەپ ئىماملىرى ئاللاھ تائالا ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن!، بىر ئېغىز سۆز بىلەن يەنى ئۈچ تالاق دېيىش بىلەن ئايال ئۈچ تالاق بولۇپ كېتىدۇ، دەيدۇ. ھەتتا بەزى ئالىملار، ئۇنداق دېيىش بىلەن ئايالنىڭ ئۈچ تالاق بولۇپ كېتىدىغانلىقى چوقۇمدۇر. بۇ ھېچقانداق ئىختىلاپ يوق بىر مەسىلىدۇر، دەيدۇ. ئايالنى بىر ئېغىز سۆز بىلەن ئۈچ تالاق قىلسا، ئۇ ئۈچ تالاق ئەمەس بىر تالاق بولىدۇ، دەيدىغان قاراشتىكىلەرمۇ بار.

### 1078ـ سۇئال: تالاق رەجئى

تالاق يەنە خارەكتىرى جەھەتتىن ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، ئۇنىڭ بىرى، تالاق رەجئى، يەنە بىرى، تالاق بائىندۇر.

تالاق رەجئى ــ نىكاھسىز قايتۇرىۋېلىشقا بولىدىغان تالاق دېگەن ئۇقۇمنى بېرىدۇ. تالاق رەجئى ـ تالاق لەۋزىلىرى بىلەن بىر قېتىم تالاق قىلىش دېمەكتۇر. تالاق رەجئىدە، تالاق قىلىشنى نىيەت قىلىشقا ھاجەت يوق. يەنى تالاق لەۋزىلىرى بىلەن: ”مەن سېنى قويۇپ بەردىم “ياكى ”بىز ئىككىمىز ئايرىلدۇق “دېيىش بىلەنلا ئايالى تالاق بولىدۇ. تالاق قىلغۇچى راستىنلا تالاق قىلىشنى مەقسەت قىلغان بولسۇن، ياكى چاقچاق قىلغان بولسۇن ياكى ئايالنى قورقۇتۇش ئۈچۈن تالاق دېگەن بولسۇن، ھەر ھالەتتە ئايالى ئۇنىڭدىن تالاق بولىدۇ.

تالاق رەجئى بىلەن تالاق قىلىنغان ئايال ئۇنىڭ ئىددىتى توشمىغىچە ئېرىنىڭ نىكاھىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ، يەنى بۇنداق ئايال كىشى تالاق قىلىنغاندىن كېيىن ئۈچ قېتىم ئادەت كۆرۈپ بولغانغا قەدەر ئېرىنىڭ نىكاھىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ. ئېرى خالىسا، ئۇنىڭ ئىددىتى توشۇپ بولغىچىلىك مۇددەت ئىچىدە، ئۇنى ئۆزىگە قايتا نىكاھ قىلماستىنلا قايتۇرىۋالالايدۇ. چۈنكى، ”رەجئى “سۆزىنىڭ لۇغەتتىكى مەنىسىمۇ، قايتۇرۇش دېگەننى ئىپادىلەيدۇ.

تالاق رەجئى ئۈچ قېتىمغا يەتمەي قالغاندا، تالاق قىلغۇچى ئايالنى ئۇ، باشقا بىر ئەرگە تېگىپ ئۇنىڭدىن ئاجرىشىپ ئىددىتى توشمىغىچە ئۆزىگە قايتۇرالمايدۇ. چۈنكى تالاق رەجئى ئۈچ قېتىمغا يېتىش بىلەنلا تالاق بائىن (ئاخىرقى رەسمى ئايرىلىش تالىقى)غا ئايلىنىپ قالىدۇ. لېكىن ئۈچ تالاق بولغان ئايال ئىككىنچى تەككەن ئېرىگە، بىرىنچى ئېرىگە قايتىش ئۈچۈن يول ئېچىش مەقسىتىدە تەگسە، ئۇنىڭ نىكاھى قوبۇل قىلىنمايدۇ، يەنى نىكاھى چۈشمەيدۇ. ئۇ پەقەت زىناغا ئوخشاش بولىدۇ.

### 1079ـ سۇئال: تالاق بائىن

تالاق بائىن ــ قايتىشقا بولمايدىغان، رەسمى ئايرىلىش تالىقى دېمەكتۇر. تالاق بائىن ئىككى قىسىم بولۇپ، ئۇنىڭ بىرى، تالاق بائىن سۇغرا، يەنە بىرى تالاق بائىن كۇبرادۇر.

تالاق بائىن سۇغرا ـ كىنايە لەۋزى بىلەن بىر ياكى ئىككى تالاق قىلىش دېمەكتۇر. كىنايە لەۋزى بىلەن تالاق قىلىشتىن مەقسەت، تالاق قىلىشنى نىيەت قىلىپ تۇرۇپ، ئايالغا ”ئۆيۈڭگە كەت “ ياكى ”كۆزۈمدىن يوقال “دېگەنگە ئوخشاش گەپلەرنى قىلىش دېمەكتۇر. ئەر كىشى ئەگەر ئايالنى تالاق قىلىش مەقسىتى بىلەن يوقىرىقى كىنايە لەۋزىلىرىنى قىلسا، شۇ ھامان ئايالى تالاق بولىدۇ. ئايالنى ئۆزىگە قايتۇرۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ ئىددىتى توشقاندىن كېيىن، يېڭىدىن نىكاھ قىلىشقا توغرا كېلىدۇ. ئەگەر ئەر كىشى يوقىرىقى كىنايە سۆزلىرىنى چاقچاق قىلىپ ياكى ئايالنى قورقۇتۇش مەقسىتىدە، تالاقنى نىيەت قىلمىغان ھالدا، سۆزلىگەن بولسا، ئۇنىڭ بۇ سۆزى تالاق سانالمايدۇ. بەلكى ئۇنىڭ شۇ ۋاقىتتىكى نىيىتىگە قاراپ بولىدۇ.

تالاق بائىن كۇبرا ــ بىرلا ۋاقىتتا ئايالنى ئۈچ تالاق قىلىش ياكى بىردىن تالاق قىلىپ، ئۈچ قېتىمغا يېتىشى دېمەكتۇر.

ئۈچ تالاقتىن كېيىن، ئايالى ئۇنىڭ نىكاھىدىن مەڭگۈلۈك چىقىپ كېتىدۇ. ئۇنى يېڭىدىن نىكاھ قىلىش ئارقىلىقمۇ قايتۇرۇپ ئالالمايدۇ. پەقەت، ئۈچ تالاق بولغان ئايال باشقا بىر ئەرگە ئۆمۈرلۈك جور بولۇش نىيىتى بىلەن ياتلىق بولۇپ، كېيىن قايسى بىر سەۋەب بىلەن ئۇنىڭدىن

ئاجراشقاندىن كېيىن، ئۇنىڭ بىرىنچى ئېرى ئۇنىڭ ئىددىتىنى توشقۇزۇپ، يېڭىدىن نىكاھ ئوقۇتۇش ئارقىلىق ئۆزىگە قايتۇرالايدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئەگەر ئۇ خوتۇنىنى (ئۈچ قېتىم) تالاق قىلسا، (خوتۇن) باشقا ئەرگە تەگمىگۈچە ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ، كېيىنكى ئەر ئۇنى تالاق قىلغاندىن كېيىن (ئىددىتىنى توشقۇزۇپ) بۇرۇنقى ئەر بىلەن قايتا ياراشسا ئۇلارغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ.» (بەقەرە سۈرىسى)

## 1080ـ سوئال: ئۈچ تالاقنى تەھلىل قىلىش

ئۈچ تالاقنى تەھلىل قىلىش ـ ئۈچ تالاق بولغان ئايالنىڭ ئېرىگە قايتىشى ئۈچۈن يول ئېچىش دېمەكتۇر. يوقىرىقى ئايەتكە ئاساسەن، ئۈچ تالاق قىلىنغان ئايالنى تەھلىل قىلىشقا بولىدۇ. لېكىن ئۇنى قانداق تەھلىل قىلىش كېرەك؟

بۇنىڭ جاۋابى ــ بىز يۇقىرىدا ئېيتقاندەك ــ مۇنداق: ئۈچ تالاق بولغان ئايال ئىككىنچى تەككەن ئېرىگە ئۆزىنى باشتىكى ئېرى ئۈچۈن تەھلىل قىلىش مەقسىتى بىلەن ئەمەس، بەلكى ئىككىنچى ئېرىگە مەڭگۈلۈك خوتۇن بولۇش نىيىتىدە تەگكەندىن كېيىن، بۇلار قايسى بىر سەۋەب بىلەن ئايرىلىپ كەتكەن بولسا، ئۇنىڭ ئىددىتى توشقاندىن كېيىن، ئاندىن ئۇنىڭ بىرىنچى ئېرى ئۇنى يېڭى نىكاھ بىلەن ئۆزىگە قايتۇرالايدۇ. شەرىئەتنىڭ بەلگىلىمىسى مانا مۇشۇ. ئەمما يوقىرىقى ئايەتنىڭ مەنىسىنى سۇيىيىستېمال قىلىپ بەزى جاھىل كىشىلەر "ھىلە شەرئىي "دېگەن نام بىلەن ئۈچ تالاق بولغان خوتۇنىنى تەھلىل قىلىش نىيىتى بىلەن ئەرگە بىرىپ، ئاندىن ئۇنىڭدىن قايتۇرۇپ ئېلىپ، ئۇنىڭ بىرىنچى ئېرىگە نىكاھ قىلىپ قويۇشتەك شەرىئەتتە بولمىغان ئىشنى پەيدا قىلغان. بۇ خاتادۇر. چۈنكى شەرىئەتكە بۇنداق ھىلە ئىشلىتىش قۇرئاننىڭ كەسكىن ھۆكۈملىرىگە خىلاپتۇر.

## 1081ـ سوئال: بىر لەۋز بىلەن ئۈچ تالاق قىلىش

بىر لەۋزى بىلەن ئۈچ تالاق قىلىش ـ بىر ئورۇندا، بىرلا ۋاقىتتا ئايالغا بىر سۆز بىلەنلا "سەن ئۈچ تالاق "دېيىش دېمەكتۇر. بۇ مەسىلە، كېيىنكى يۈز يىلنىڭ ئىختىلاپ ماۋزۇسىغا ئايلىنىپ قالغان بىر مەسىلىدۇر. مەشھۇر تۆت مەزھەپتە ــ ھەنەپى، شافئى، ھەنبەلى ۋە مالىكى مەزھەپلىرىدە بىر لەۋزى بىلەن قىلىنغان ئۈچ تالاق ئۈچ تالاققا ھېسابلىنىدۇ.

ئەمما ئىبنى تەيمىيە، ئىبنى قەييۇملارغا ئوخشاش ئىجتىھاد مەزھىبىنىڭ پېشۋالىرى بىر لەۋزى بىلەن قىلغان ئۈچ تالاقنى بىر تالاق دەپ ھېسابلايدۇ. مىسىر، سۈرىيە ئىجتىمائىي قانۇنلىرىمۇ بۇلارنىڭ رايىغا ئەمەل قىلماقتا. بۇلارنىڭ دەلىللىرى كۈچلۈك ئورۇندا تۇرىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا، بىرلا لەۋزى (بىرلا ئىبارە) بىلەن، بىرلا ۋاقىتتا قىلىنغان ئۈچ تالاق بىر تالاققا ھېسابلىناتتى. كېيىن ھەزرىتى ئۆمەرنىڭ خەلىپە بولغان دەۋرىدە، كىشىلەرنىڭ تالاق ئىشنى ئۇيۇن قاتارىدا كۆرۈپ، ئۇنىڭ خەتەرلىرىگە پىسەنت قىلمىغانلىق سەۋەبى بىلەن، پۈتۈن ئىسلام بۇيۇكلىرىنىڭ بىردەك ئىتتىپاقى بىلەن ئىجما (بىرلىشىپ ئورتاق قارارغا كېلىش) قىلىنىپ، بىرلا ۋاقىتتا، بىرلا لەۋزى بىلەن قىلىنغان ئۈچ تالاقنى ئۈچ تالاق دەپ ئېتىبار قىلىش قارارىنى ئالىدۇ. مەشھۇر تۆت مەزھەپمۇ بۇ قارار بويىچە ئىش كۆرگەن. چۈنكى "ئىجما "ئىسلام قانۇنشۇناسلىقىنىڭ ئۈچىنچى ئاساسى بولۇپ، قۇرئان بىلەن ھەدىستىن قالسا، ئەڭ كۈچلۈك ئاساس سانىلىدۇ. ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئۆز رايىنى كۈچلەندۈرىدىغان يېتەرلىك دەلىللىرى بار. مەن بۇ ئىختىلاپلارغا كىرىشنى ۋە بايان قىلىشنى ھاجەتسىز دەپ قارايمەن.

## 1082- سوئال: مەسنىڭ، زورلانغۇچىنىڭ ۋە بەھۇشنىڭ تالىقى ھەققىدە

ھەر قانداق كىشىنىڭ تەسەررۇپىنىڭ دۇرۇس بولىشى ئۈچۈن، ئۇنىڭ سالاھىيەتلىك بولىشى شەرتتۇر. تەسەررۇپقا سالاھىيەتلىك بولۇش ــ ئەقىل ئىگىسى بولۇش، بالىغ بولۇش، تەسەررۇپىدا ئىختىيار ئىگىسى بولۇش ئارقىلىق ئەمەلگە ئاشىدۇ. بۇ قائىدىگە ئاساسەن، مەسنىڭ، زورلانغۇچىنىڭ قىلغان تالىقى ھېسابقا ئېلىنماسلىقى كېرەك. چۈنكى مەس ئەقلىنى يوقاتقانلىقتىن نېمە سۆزلىگىنىنى ھېس قىلماستىن تالاق قىلغىنى ئۈچۈن، زورلانغۇچى بولسا، ئۆز ئىختىيارى بىلەن ئەمەس، بەلكى زورلانغانلىقى سەۋەبلىك مەجبۇرى تالاق قىلغانلىقى ئۈچۈن، بۇ ئىككىسىنىڭ ئەقىل ۋە ئۆز رازىلىقىدىن ئىبارەت سالاھىيىتى تالاق قىلغان ۋاقىتتا بولمىغان بولىدۇ. بۇنداق ئىكەن، بۇلارنىڭ قىلغان تالىقى ھېسابقا ئېلىنمايدۇ.

ئەمما ھەنەپى مەزھەبىدە، مەسنىڭ قىلغان تالىقىنى تالاق دەپ ھېسابلايدۇ. بۇلار مۇنداق دەپ دەلىل كۆرسىتىدۇ: مەس بولىۋالغان ئادەم ئۆزلىگىدىن مەس بولۇپ ھارام ئىشنى سادىر قىلغىنى ئۈچۈن، ئۇنىڭ تالىقىنى تالاق دەپ، ھېسابلاش ئۇنىڭ مەس بولغىنىغا بېرىلگەن جازا بولىدۇ. لېكىن ئەمەلىيەتتە، بۇ جازانى مەس بولغان ئادەملا ئەمەس، بەلكى ئۇنىڭ بىگۇنا ئايالى كۆپرەكنى چېكىدۇ. بۇ ئايالنىڭ نېمە گۇناھى بار؟ مەسنى بۇ ئۇسۇل بىلەن جازالاش ھەرگىز ئاقىلانىلىق سانالمايدۇ. شۇڭا ئەڭ توغرىسى مەسنىڭ مەسلىك ھالىتىدە قىلغان تالىقىنى ئېتىبارغا ئالماسلىقتۇر. شافئىي ھەنبەلى ۋە مالىكى مەزھەبلىرىمۇ مەسنىڭ تالىقىنى ئېتىبارغا ئالمايدۇ. سۇرىيە ئىجتىمائىي قانۇنىمۇ بۇ ئۈچ مەزھەپنىڭ رايىنى تۇتۇپ كەلمەكتە. ئەمما زورلانغۇچىنىڭ تالىقىنى يوقىرىقى ئۈچ مەزھەپ ئېتىبارغا ئالمايدۇ. پەقەت ھەنەپى مەزھەبىدە، زورلانغۇچىنىڭ تالىقىنى تالاق دەپ سانايدۇ. مىسىر ۋە سۇرىيە ئىجتىمائىي قانۇنلىرىمۇ بۇ ئۈچ مەزھەپنىڭ رايى بويىچە ئىش كۆرمەكتە.

بەھۇش ــ قاتتىق غەزەپلەنگەنلىك ياكى كېسەللىك سەۋەبلىرى بىلەن ئەقلىنى يوقاتقان بولۇپ، نېمە دېگەنلىكىنى ئۆزى بىلمەيدىغان ئادەم دېمەكتۇر.

ھەنەپى مەزھىبى بەھۇشنىڭ تالىقىنى ئېتىبارغا ئالمايدۇ. چۈنكى بەھۇش ئەقلىنى يوقاتقان. ئەمما باشقا ئۈچ مەزھەپتە بەھۇشنىڭ تالىقى تالاق ھېسابلىنىدۇ. مىسىر، سۇرىيە ئىجتىمائىي قانۇنلىرى ھەنەپى مەزھىبىنىڭ رايى بويىچە ئەمەل قىلماقتا.

## 1083- سوئال: غائىبنىڭ تالىقى

بىراۋ ئايالىنى تاشلاپ قويۇپ يوق بولۇپ كەتسە، ئۇنىڭ نەدە ئىكەنلىكى مەلۇم بولمىسا، ئايالى نېمە قىلىدۇ؟ ھەنەپى ۋە شافئىي مەزھەبلىرىگە كۆرە، ئايال كىشى ئېرى قايتىپ كەلگۈچىلىك ياكى ئىسلام مەھكىمىسى ئېرىنىڭ ئۆلۈك ئىكەنلىكىگە ھۆكۈم چىقارغۇچىلىك ئېرىنىڭ زىممىسىدە بولىدۇ. مەھكىمە قانچىلىك ۋاقىتتىن كېيىن، ئېرىنىڭ ئۆلۈك ئىكەنلىكىگە ھۆكۈم چىقىرىپ بېرىدۇ دېگەن مەسىلە ھەققىدە ئىختىلاپلار بار. ھەنەپىلەرنىڭ مەشھۇر سۆزى ئېرى ئىز- دېرەكسىز يوقاپ كەتكەن ئايال كىشى 80 يىل كۈتىدۇ، ئاندىن كەلمىسە، مەھكىمە ئۇنىڭ ئۆلۈك ئىكەنلىكىگە ھۆكۈم قىلىدۇ دېيىشىدۇر. ئەمما مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەپلىرىگە كۆرە، يوقاپ كەتكەن كىشىنىڭ ئايالىنى ئۇنىڭ نىكاھىدىن ئاز مۇددەتتىن كېيىنلا ئايرىۋېتىشتۇر. شۈبھىسىزكى، ھەنەپى ۋە شافئىي مەزھەپلىرىگە كۆرە ئىش كۆرۈش بۇ مەسىلىدە ئايال كىشىنى كۆپ زىيانغا ئۇچرىتىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ كەلمىگەن ئېرىنى 80 يىل كۈتۈشكە ئۆمرى يېتەمدۇ؟ بۇ ئايال ئۆلمىگەن

تەقدىردىمۇ، ئۇنىڭ نىكاھىدىن ئايرىلغاندىن كېيىن، ئۇنى كىم ئالىدۇ؟ بۇ ئەقلىغا ھەرگىزمۇ سىغمايدىغان بىر گەپ. شۇڭا ئەڭ ياخشىسى ۋە ئەڭ توغرىسى بۇ مەسىلىدە، مالىكىي ۋە ھەنبەلىي مەزھەپلىرىنىڭ رايى بويىچە ئەمەل قىلىش ياخشىدۇر. مىسىر ۋە سۇرىيىنىڭ ھازىرقى ئىجتىمائىي قانۇنلىرىمۇ، مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەپلىرىنىڭ كۆزقارىشىنى ئاساس قىلىدۇ. ئۇنىڭدا مۇنداق دەپ قەيت قىلىنغان: «ئەگەر ئېرى ئۆزۈرسىز ھالدا، يوقاپ كەتسە ياكى ئۈچ يىللىقتىن كۆپ مۇددەتلىك تۈرمىغا قامىلىپ قالسا، ئايالىنىڭ ئېرى غايىپ بولغان ياكى تۈرمىغا ئېلىنغان ۋاقىتتىن بىر يىل كېيىنلا ئۇنىڭدىن ئايرىلىش ھەققىدە مەھكىمىگە ئەرز بېرىش ھوقۇقى بار. ئەگەر ئايالىنىڭ ئىددىتى توشقىچىلىك بولغان ئارىدا(ھامىلدار بولسا تۇغقىچە، ھامىلدار بولمىسا ئۈچ ئاي توشقىچە)، ئېرى قايتىپ كەلسە ياكى تۈرمىدىن چىقسا ئايالىنى نىكاھسىزلا قايتۇرىۋالالايدۇ. ئەگەر ئېرىنىڭ يوقاپ كېتىشى بىرەر ئۆزرى سەۋەبىدىن بولغان بولسا، مەسىلەن: ئىلىم تەھسىل قىلىش، جىھاد قىلىش، ھەج قىلىش ۋە تىجارەت قىلىش قاتارلىق ئىشلار ئۈچۈن كېتىپ قېلىپ كەلمىگەن بولسا، ئايالى ئۇنىڭدىن ئايرىلىش ھەققىدە ئەرز سۇنالمايدۇ. مەھكىمىمۇ ئايرىۋەتمەيدۇ. چۈنكى بۇ ھالدا، مۇنداق كىشىنىڭ كەتكەن يېرى ئېنىق، ئۆزىنىڭ مەۋجۇت ئىكەنلىكىمۇ ئېنىق بولغان بولىدۇ.»

كۆنىمىزدە، ئالاقىلىشىش قوراللىرىمۇ تەرەققى قىلدى. شۇڭا ئايال كىشى خەت ئارقىلىق ياكى تېلېفون ئارقىلىق ياكى ئادرېسىنى بىلمىسە باشقىلارنىڭ ۋاستىسى ئارقىلىق ئېرى بىلەن خەۋەرلىشەلەيدۇ. ئەگەر ئېرى تېز كەلمەيدىغان ھالەتتە بولسا، ئۇنىڭدىن تالاقنى سورايدۇ. رۇخسەت خېتىنى بەرسە، ئۇنىڭ نىكاھىدىن چىققان بولىدۇ ۋە ياتلىق بولالايدۇ. ئەرلىرى ئىچكىرىگە ياكى چەتئەللەرگە تىجارەت قىلغىلى كېتىپ قېلىپ، قايتىپ كەلمىگەن ئاياللارمۇ شۇنداق خەۋەرلىششى كېرەك. ئۇلاردىن خېتىنى ئالماي تۇرۇپ توي قىلماسلىقى كېرەك.

## 1084 ـ سۇئال: بېخىلنىڭ تالىقى

بىراۋ ئايالىنىڭ ھالىدىن خەۋەر ئالماي، ئۇنىڭ كىيىم ـ كېچەك، يېمەك ـ ئىچمەك ۋە باشقىمۇ ئېھتىياجلىرىنى ھېچ قامدىماي ياكى ئۇنى قويۇپ بەرمەي ئازاپلىسا، نېمە قىلىش كېرەك؟

ھالبۇكى، ئايال كىشىنىڭ پۈتۈن چىقىملىرىنى كۆتىرىش ئەر كىشىنىڭ بۇرچىدۇر. شافىئى، مالىكى ۋە ھەنبەلى مەزھەپلىرىگە كۆرە، بۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىش كېرەك. ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ: «ئاياللارنى زۇلۇم قىلىش مەقسىتىدە زىيان يەتكۈزۈپ تۇتۇۋالماڭلار». (بەقەرە سۈرىسى 231 ـ ئايەت)

ئايال كىشىنى ئۇنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداپ بەرمەستىن، ياكى قويۇۋەتمەستىن، تۇتۇۋېلىش ئۇنىڭغا قاتتىق زىيان يەتكۈزگەنلىكتۇر. ھەنەپى مەزھىبىگە كۆرە، ئايالىنىڭ ئېھتىياجىنى قامدىمىدى دەپلا ئۇلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتمەسلىك كېرەك. بەلكى ئەر كىشى قىيىنچىلىقتا بولغان سەۋەب بىلەن قامدىيالمىغان بولۇشى مۇمكىن. ئەگەر ئۇ، قولىدا بار تۇرۇپ چىقىم قىلمىغان بولسا، ئۇ زالىمدۇر. لېكىن بۇنداق زۇلۇمنى تالاق بىلەن ھەل قىلىشقا بولمايدۇ. ئۇنى باشقا چارە بىلەن ــ مەسىلەن: ئۇنىڭ مال دۇنياسىنى ئايالىنىڭ ئېھتىياجىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن مەجبۇرى ساتقۇزۇش ياكى ئۇنى باشقا جازالار بىلەن تەھدىت قىلىش ئارقىلىق ھەل قىلىش كېرەك.

ئىسلام دۆلەتلىرى قەدىمدە، ھەنەپى مەزھىبىگە كۆرە ئىش كۆرەتتى.ئەمما ھازىرقى ئىجتىمائىي قانۇن يوقىرىقى ئۈچ مەزھەپنىڭ رايى بويىچە ئىش كۆرمەكتە. بۇ بولسىمۇ، ئايال كىشىنى ئازاپتىن

قوْتقۇلدۇرۇش ۋە ئۇنىڭ ئېھتىياج سەۋەبى بىلەن بۇزۇلۇپ، يامان يولغا كىرىپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن، ئەگەر ئايالى ئاجرىشىشنى تەلەپ قىلسا، بۇلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىشتۇر.

**1085 ـ سوئال: مۇرتەد بولۇش بىلەن نىكاھنىڭ بۇزۇلۇشى**

مۇرتەد ــ مۇسۇلمانلىقتىن يېنىپ، كاپىر بولغان كىشى دېمەكتۇر.

ئاللاھقا، ياكى ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىدىن بىرەرسىگە، ياكى قۇرئان ۋە ئىشەنچلىك ھەدىسلار بىلەن بەلگىلەنگەن ئەقىدە ۋە ئىمانغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بىرەرسىگە ئىنكار قىلىپ، مۇسۇلمانلىقتىن يېنىۋالغان ئادەم مۇرتەد دېيىلىدۇ.

ئەر ياكى ئايال ئىككىسىنىڭ بىرى مۇرتەد بولۇش بىلەن ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى نىكاھ بۇزۇلىدۇ. مۇرتەد بولغان كىشى گۇناھىغا تەۋبە قىلىپ، قايتا ئىمان ئېيتقاندىن كېيىن، ئايالىنى قايتا نىكاھ بىلەن قايتۇرالايدۇ. مۇرتەد بولغان ئايال كىشىمۇ شۇنداق قىلىدۇ.

**1086 ـ سوئال: بەدەللىك تالاق**

بەدەللىك تالاق ـ ئايال كىشىنىڭ ئېرىدىن ئاجرىشىشنى تەلەپ قىلىپ، ئۇنىڭ سۆزىنى بەرگەننىڭ بەدىلىگە مال ـ دۇنياسىدىن خالىغىنىنى ئېرىگە بېرىشى دېمەكتۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «(قايتا يارىشىشقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر، ئۇنىڭدىن كېيىن (خوتۇنىنى) چىرايلىقچە تۇتۇش، ياكى ياخشىلىق بىلەن (يەنى زۇلۇم قىلماي، يامان گېپىنى قىلماي، كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرماي) قويۇۋېتىش لازىم، اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى (يەنى ياخشى ئۆتەلمەسلىك، الله بەلگىلىگەن ئەر ـ خوتۇنلۇق ھوقۇقلىرىغا رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى) بولمىسىلا، ئۆزۈڭلارنىڭ ئاياللىرىڭلارغا (مەھرى ئۈچۈن) بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن ھېچقانداق نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىش دۇرۇس بولمايدۇ. ئەگەر سىلەر ئۇلار (يەنى ئەر ـ ئايال) نىڭ اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىقىدىن قورقساڭلار، خوتۇنىنىڭ (تالاق خېتىنى ئېلىش مەقسىتىدە) مال بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ ئىككىسىگە (يەنى ئەر ـ خوتۇنغا) گۇناھ بولمايدۇ. ئەنە شۇلار اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇر، ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلماڭلار اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار زالىملاردۇر.» (بەقەرە سۈرىسى 229 ـ ئايەت)

ئەمما ئاياللار تالاق خېتىنى تەلەپ قىلغاندا، ئەرلەرنىڭ ئۇلارنى مال ـ دۇنيا بېرىشكە قىستاش ھوقۇقى يوقتۇر. بۇنداق قىلغان كىشى قاتتىق گۇناھكار بولىدۇ. ئايال كىشى ئۆز رازىلىقى بىلەن، ئۆزى خالاپ مال ـ دۇنيا بەرسە، ئۇنى قوبۇل قىلسا بولىدۇ. ئايال كىشىنى سۆزىنى بەرمەستىن، مال ـ دۇنيا بېرىشكە قىستاش بەكمۇ نامەرتلىكتۇر. بۇنداق ئالغان مال ـ دۇنيا ھارامدۇر. بۇنى ۋىجدانلىق كىشىلەر قىلمايدۇ.

## سەككىزىنچى باپ. تالاقنىڭ شەرتلىرى

**1087 ـ سوئال: تالاقنىڭ چۈشۈشىنىڭ شەرتلىرى**

ئەقلى ھوشى جايىدا، بالاغەتكە يەتكەن ھەر قانداق ئەرنىڭ قىلغان تالىقى چۈشىدۇ. تېخى بالاغەتكە يەتمىگەن ياكى ئېلىشىپ قالغان ياكى ئۇخلاۋاتقان ئەرنىڭ قىلغان تالىقى چۈشمەيدۇ. چۈنكى بىر ئىنساننىڭ ئىسلام دىنىنىڭ بۇيرۇقلىرىنى قىلىشقا ۋە چەكلىمىلىرىدىن يېنىشقا تەكلىپ قىلىنىشىنىڭ شەرتلىرى بولسا، ئۇنىڭ ئەقلى ھوشىنىڭ جايىدا بولۇشى ۋە ئاق قارىنى پەرق ئەتكىدەك ھالەتتە بولۇشى كېرەكتۇر. تېخى بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىلاردىن تەكلىپنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كەتكەنلىكى ھەققىدە ھەدىستە مۇنداق دېيىلگەن. ئۇخلاۋاتقان كىشىنىڭ ئويغانغىچە،

كىچىك بالىنىڭ بالاغەتكە يەتكۈچە، ساراڭنىڭ ساقايغىچە بولغان ئارىلىقتا قىلغان ـ ئەتكەنلىرى يېزىلمايدۇ. (تىرمىزى: 1423)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرەر نەرسىنى ئاڭقىرالمايدىغان ۋە تاللىيالمايدىغان ھالغا چۈشۈپ قالغان كىشىنىڭ قىلغان تالىقى ۋە قۇل ئازاد قىلىشى ئىناۋەتسىز. (ئەبۇ داۋۇد 2193)

ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ كۆزقارىشىدا ئايالىنى تالاق قىلىشقا مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ تالىقى چۈشىدۇ. ئەمما ئىمام شافىئىينىڭ كۆزقارىشىدا ئايالىنى تالاق قىلىشقا مەجبۇرلانغان ئادەمنىڭ تالىقى چۈشمەيدۇ. ئىمام شافىئىينىڭ دەلىلى بولسا، مەجبۇرلىنىشنىڭ ئۆز ئىختىيارغا زىت ئىش بولغانلىقىدۇر. ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرنىڭ دەلىل پاكىتى بولسا ئايالىنى تالاق قىلىشقا مەجبۇرلانغان ئادەم گەرچە ئۇ مەجبۇرلانغان بولسىمۇ ئايالىنى تالاق قىلىۋېتىشنى نىيەت قىلدى. چۈنكى ئۇ ئادەم ئىككى يامان ئاقىۋەتنى تونۇپ يېتىپ ئۇنىڭ ئەڭ يەڭگىلىنى تاللىدى. لېكىن ئۇ ئادەم بۇ ئىشقا رازى ئەمەستۇر. ئۇنىڭ بۇ ئىشقا رازى بولمىغانلىقى تالاقنىڭ چۈشۈشىگە ھېچقانداق تەسىر يەتكۈزەلمەيدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ ھۆكمى خۇددى ئايالىنى چاقچاق قىلىپ تالاق قىلىۋەتكەن ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش. گەرچە چاقچاق قىلىپ، ئايالىم تالاق، دېگەن ئادەممۇ بۇ سۆزىنىڭ ماھىيىتىنى مەقسەت قىلمىسىمۇ، لېكىن ئۇنىڭ تالىقى چۈشىدۇ.

ھاراقتا، كەندىرگە، ئەپيۇنغا ۋە ئاق چېكىملىككە ئوخشاش مەست قىلغۇچى ھارام نەرسىلەرنى ئىشلىتىش ئارقىلىق مەست بولۇپ قالغان ئادەملەرنىڭ قىلغان تالىقى چۈشىدۇ. ئەمما بېشى قاتتىق ئاغرىپ كەتكەنلىكتىن ياكى مىڭدىۋانىگە ئوخشاش يېيىش ئەمەس ئىشلىتىش ھالال بولغان نەرسىنى دورا ئۈچۈن ئىشلىتىپ مەست بولۇپ قالغان ئادەملەرنىڭ قىلغان تالىقى چۈشمەيدۇ.

ھۇشىدىن كەتكەن ياكى قاتتىق ئاچچىغى كېلىپ كەتكەنلىك سەۋەبى بىلەن تەڭپۇڭلىقىنى يوقاتقان ئادەمنىڭ قىلغان تالىقى چۈشمەيدۇ.

ئۇخلاۋېتىپ ئايالىنى تالاق قىلغان ئادەمنىڭ تالىقى چۈشمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەمنىڭ ئايالىنى تالاق قىلىش نىيىتى يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇخلاۋېتىپ سۆزلىگەن ئادەمنىڭ سۆزى توغرا ياكى يالغان ياكى ئۇچۇر ياكى بۇيرۇق سۆز، دەپ ئاتالمايدۇ.

ئەگەر ئۇخلاۋېتىپ سۆز قىلغان ئادەم ئويغىنىپ ئۇيقۇدىن ئويغانغاندىن كېيىن، مەن ئۇخلاۋېتىپ تۇرۇپ قىلغان ھېلىقى تالاقنى كىچىگە ئىگە قىلدىم، ياكى دېگەن ئۇ سۆزۈمنى، تالاق دەپ ھىسابلايمەن دېگەن بولسا، ئۇنىڭ ئۇخلاۋېتىپ تۇرۇپ قىلغان تالىقى تالاق ھېسابلىنىدۇ.

بىر ئادەم ئايالىغا، مەن سەندىن تالاق بولۇپ كەتتىم، دېگەن ۋە ئۇ ئادەم بۇ سۆزىدىن ئايالىنى تالاق قىلىۋېتىشنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۇنىڭ دېگەن ئۇ سۆزى تالاق ھىسابلانمايدۇ. ئەمما ئۇ ئادەم ئەگەر ئايالىغا، مەن سەندىن ئۈزۈلۈپ كەتتىم ۋە ياكى مەن ساڭا ھارام بولۇپ كەتتىم، دېگەن ۋە بۇ سۆزىدىن ئايالىنى تالاق قىلىۋېتىشنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۇنىڭ دېگەن بۇ سۆزى تالاق ھېسابلىنىدۇ.

ئىمام شافىئىي ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!، بىرىنچى شەكىلدىمۇ يەنى مەن سەندىن تالاق بولۇپ كەتتىم، دېگەن ۋاقتىدىمۇ ئەگەر ئۇ ئادەم بۇ سۆزىدىن تالاقنى نىيەت قىلغان بولسا، ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى نىكاھتىن كېلىپ چىققان ئالاقە ئەر ـ خوتۇن ئارىسىدا

شېرىكتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايال ئەگەر ئەر ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىسە ئەرنىڭ ئۆزى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشنى تەلەپ قىلىش هوقۇقىغا ئىگىدۇر. شۇنىڭدەك ئەرمۇ ئەگەر ئايال ئەرنىڭ تۆشەكگە كېلىشكە ئۇنۇمىسا ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ تۆشەكگە كېلىشنى تەلەپ قىلىش هوقۇقىغا ئىگىدۇر. شۇنىڭغا ئوخشاش ئۇ ئالاقىنى بۇزۇۋېتىشمۇ ئەر - خوتۇن ئارىسىدا شېرىكتۇر. تالاق بولسا، ئۇ ئالاقىنى بۇزۇۋېتىش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان بىر يولدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەر خۇددى ،مەن سەندىن ئۇزۇلۇپ كەتتىم ۋە ياكى مەن ساڭا هارام بولۇپ كەتتىم دېگەن سۆزلەردە ئۇزۇلۇپ كەتتىم ياكى هارام بولۇپ كەتتىم، دېگەن سۆزلەرنى ئۆزىگە نىسبەت بېرىش توغرا بولغىنىدەك، مەن سەندىن تالاق بولۇپ كەتتىم دېگەن سۆزدىمۇ تالاق بۇلۇپ كەتتىم، دېگەن سۆزنى ئۆزىگە نىسبەت بېرىش توغرىدۇر، دەيدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، مەن سەندىن تالاق بولۇپ كەتتىم دېسە، بۇ سۆزنى دېيىش بىلەن ئۇنىڭ ئايالى تالاق بولۇپ كەتمەيدۇ، دېگەن سۆزىمىزنىڭ دەلىل پاكىتى بولسا، تالاق ئەر - خوتۇن ئارىسىدىكى باغلىنىشنى ئۈزۈۋېتىش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان بىر نەرسىدۇر. بۇ ئەرنىڭ قولىدا بولىدۇ. بۇ باغلىنىشنى ئۈزۈۋېتىشتا ئايالنىڭ هېچقانداق هوقۇقى يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايالنىڭ ئەرنىڭ قولىدا تۇرۇپ باشقا بىر ئەرگە ياتلىق بولۇش هوقۇقى يوق. ئايال بىرسىنىڭ قولىدىكى ئادەم هېسابلىنىدۇ. ئەر بولسا ئايالغا ئىگە بولغان ئادەم هېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئايال ، ياتلىق قىلىنغۇچى دەپ ئاتىلىدۇ. ئەمما مەن سەندىن ئۇزۇلۇپ كەتتىم ۋە ياكى مەن ساڭا هارام بولۇپ كەتتىم دېگەن سۆزلەر ،مەن سەندىن تالاق بولۇپ كەتتىم دېگەن سۆزگە ئوخشىمايدۇ. چۈنكى ، ئۈزۈۋېتىش دېگەن سۆزنى بىر ئالاقىنى يۇقىتىۋېتىش ئۈچۈن ئىشلىتىدۇ. ئالاقە بولسا ئەر - خوتۇن ئارىسىدا شېرىك بىر نەرسىدۇر. شۇنىڭغا ئوخشاش هارام دېگەن سۆزمۇ، ئارىلىقتا بار بىر هالال ئىشنى يوقۇتۇۋېتىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەرنىڭ ، مەن سەندىن ئۇزۇلۇپ كەتتىم ۋە ياكى مەن ساڭا هارام بولۇپ كەتتىم، دېگەن سۆزلەردە ئۆزىلىپ كەتتىم ياكى هارام بولۇپ كەتتىم، دېگەن سۆزلەرنى ئۆزىگە نىسبەت بېرىشى توغرىدۇر. ئەمما ، مەن سەندىن تالاق بولۇپ كەتتىم دېگەن سۆزدە ئۇنى ئۆزىگە نىسبەت بېرىشى توغرا ئەمەس. بۇ سۆز پەقەت ئايالغىلا نىسبەت بېرىلىدۇ.

### 1088- سۇئال: ئايالنى تالاق قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان سۆزلەر

بۇ سۆزلەر ئىككى خىل بولىدۇ.

1-ئوچۇق سۆزلەر. ئوچۇق سۆزلەر بولسا، پەقەت ئايالنى تالاق قىلىش ئۈچۈنلا قوللىنىدىغان سۆزلەردۇر. مەسىلەن، سېنى تالاق قىلىۋەتتىم، سەن تالاقدۇرسەن ۋە تالاق قىلىنغۇچىسەن، دېگەن سۆزلەرگە ئوخشاش. بىر ئايال مۇشۇنىڭغا ئوخشاش سۆزلەر بىلەن تالاق قىلىنسا، ئۇ ئايال ئىددەت ئىچىدىلا بولسا قايتا نىكاھ قىلىنماي يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق قىلىنىپ كەتكەن هېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بىر ئايال مەسىلەن، تالاك ۋە ، تالاپ دېگەنگە ئوخشاش ئەسلىدىكى شەكلىدىن ئۆزگەرتىلىپ سۆزلەنگەن سۆزلەر بىلەن تالاق قىلىنغان بولسا، ئۇ ئايال قايتا نىكاھ قىلىنماي يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق قىلىنىپ كەتكەن هېسابلىنىدۇ. لېكىن ئەر بۇ هالدا مەن بۇ سۆزۈم بىلەن ئايالىمنى تالاق قىلىشنى ئەمەس، ئۇنى قورقۇتۇپ قويۇشنى نىيەت قىلغان ئىدىم، دېسە ئايال تالاق قىلىنغان هسابلانمايدۇ.

مەن تالاق قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قىلىۋاتىمەن، ماڭا تالاق قىلىش لازىمدۇر، ماڭا ئايالىمنى هارام

قىلىش كېرەكتۇر، دېگەن سۆزلەرمۇ ئايالنى تالاق قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان سۆزلەردۇر. بىر ئادەم ئايالىغا بۇ سۆزلەرنى دېسە، ئۇ ئادەم بۇ سۆزلەرنى دېيىش ئارقىلىق مەيلى تالاقنى نىيەت قىلسۇن مەيلى قىلمىسۇن ئۇنىڭ ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۆرپ ئادەتتە بۇ سۆزلەر ئايالنى تالاق قىلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ. كېيىنكى دەۋرىدە كەلگەن ئالىملار، ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، سەن ماڭا هارامدۇرسەن، دېسە ئۇنىڭ تالاق قىلىش نىيىتى بولمىسىمۇ ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى بۇ سۆز ئۆرپ ئادەتتە تالاق ئۈچۈن ئىشلىتىلىدۇ، دېدى. ئەگەر مەن بۇنداق - بۇنداق ئىشلارنى قىلسام هارام مېنى كېرەك قىلىدۇ ۋە ماڭا هارام قىلىش كېرەكتۇر، دېگەن سۆزلەرنىڭ هۆكمىمۇ، سەن ماڭا هارامدۇرسەن دېگەن سۆزنىڭ هۆكمى بىلەن ئوخشاشتۇر. ئەگەر بۇ سۆزلەرنى دېگەن ئادەمنىڭ ئايالى بولمىسا، ئۇ ئادەم شۇنداق دېيىش ئارقىلىق قەسەم قىلغان هېسابلىنىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم شۇ ئىشلارنى قىلسا قەسىمنى بۇزغان هېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭغا قەسەمنىڭ كاففارىتىنى بېرىش لازىمدۇر.

ئەگەر بىر ئادەم ئايالىنى تالاق دېگەن سۆزگە تالاقنىڭ قاتتىق ياكى كۈچلۈك بولغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان بىرەر سۆزنى قوشۇپ تالاق قىلسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئايالى، ئەرنىڭ ئۇ ئايال بىلەن يېنىشىشى ئۈچۈن قايتا بىر نىكاھ قىلىشقا تېگىشلىك بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ. مەسىلەن، بىر ئادەم ئايالىغا، مەن سېنى قوپال تالاق ياكى ئەڭ يامان تالاق قىلىمەن ياكى سەن قاتتىق ياكى ئۇزۇن تالاق ياكى سەن تاغدەك ياكى ئۆي توشقۇدەك تالاق دېسە، بۇ هالەتلەردە ئۇ ئادەم تالاقنى ئۇنىڭ قاتتىق ياكى كۈچلۈك بولغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان بىرەر سۈپەت بىلەن سۈپەتلەپ كەلگەنلىكى ئۈچۈن، ئۇ ئادەمنىڭ ئايالى، ئەرنىڭ ئۇ ئايال بىلەن يېنىشىشى ئۈچۈن قايتا نىكاھ قىلمىسا بولمايدىغان دەرىجىدىكى بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

2- كىنايە سۆزلەر. كىنايە سۆزلەر بولسا، پەقەت ئايالنى تالاق قىلىش ئۈچۈنلا ئىشلىتىلمەيدۇ، بۇ سۆزلەر تالاقتا ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئىشلارغىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. مەسىلەن، سىزنىڭ يولىڭىز ئوچۇق، سىز ئادا جۇداسىز، ئائىلىڭىزدىكىلەرگە قېتىلىڭ، سىزنى ئەۋەتتىم، سىز بىلەن ئايرىلدىم ۋە كۆزىمدىن يوقۇلۇڭ، دېگەن سۆزلەرگە ئوخشاش بىر ئايالغا بۇ سۆزلەرنى ئىشلىتىش ئارقىلىق، تالاق پەقەت تالاق قىلىشنى نىيەت قىلىش بىلەن ياكى تالاق قىلغانلىقنى كۆرسىتىپ بېرىدىغان بىرەر ئىشارەت بىلەن چۈشىدۇ. يەنى مەسىلەن، بىر ئادەم ئايالىغا، كۆزۈمدىن يوقال ياكى ئۆيۈڭگە كەت! دېگەن سۆزنى قىلغان ۋە بۇ سۆزنى دېيىش ئارقىلىق ئايالنى تالاق قىلىۋېتىشنى نىيەت قىلغان ياكى ئەر شۇ سۆزنى دېگەن چاغدا ئەر ئايال ئارىسىدا سۆزىڭنى بېرىمەن، بەرمەيمەن دېگەندەك جېدەل بولىۋاتقان ياكى ئەر قاتتىق ئاچچىغلانغان چاغ بولغان بولسا، بۇ هالەتلەردە ئايال تالاق بولۇپ كېتىدۇ. كىنايە سۆزلەر ئەگەر ئايالنى تالاق قىلىش نىيىتى بىلەن ئىشلىتىلسە، ئايالنىڭ تالاق بولۇپ كېتىدىغانلىقىنىڭ دەلىل پاكىتى تۆۋەندىكى ئەسەردۇر.

مالىكتا يېتىشچە، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاهۇ ئەنهۇغا ئىراقتىن بىر مەكتۇپ ئەۋەتىلگەن بولۇپ، مەكتۇپتا بىر كىشىنىڭ ئايالىغا: ”ئارغامچاڭ ئۆزەڭنىڭ قولىدا“ دېگەنلىكى يېزىلغان ئىدى. شۇنىڭ بىلەن ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ ئىراقتىكى ۋالىيسىغا: ”هەج مەۋسۇمىدە ئۇنىڭ مەككىگە كېلىپ مەن بىلەن كۆرۈشۈشىنى ئېيتقىن!“ دەپ جاۋاب يازدى. ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ كەئبىنى تاۋاپ قىلىۋاتقاندا، ئۇ كىشى كېلىپ، سالام بەردى. ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ ئۇنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى سورىغاندى، ئۇ ئادەم ئۆزىنى تونۇشتۇردى. ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ

ئۇنىڭغا: مەن سەندىن بۇ بىنانىڭ (يەنى كەئبىنىڭ) ئىگىسى بولغان اللەنىڭ نامى بىلەن سورايكى، ”ئارغامچاڭ ئۆزەڭنىڭ قولىدا“ دېگەن سۆزۈڭدىن نېمىنى مەقسەت قىلغانىدىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ كىشى: سەن بۇ جايدىن باشقا يەردە قەسەم قىلىشمىنى تەلەپ قىلغان بولساڭ، بۇ ھەقتە ساڭا راست ئېيتمىغان بولاتتىم. مەن ئۇ سۆزۈمدىن ئايالىمنى قويۇپ بېرىشنى مەقسەت قىلغانىدىم، دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ئۇنداقتا، مەقسىتىڭ بويىچە ئايالىڭ تالاق بوپتۇ، دېدى. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

ئابدۇللاھ (ئىبنى مەسئۇد) رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئەر كىشى ئايالىغا: ”ئىختىيار ئۆزەڭدە “ ياكى ”خالىغىنىڭنى قىل “ دېسە ۋەياكى ئايالىنى ئائىلىسىگە ئاپىرىپ بەرسە، ئائىلىسىمۇ ئۇنى قوبۇل قىلسا، بۇ، قايتا نىكاھ قىلماي تۇرۇپ يېنىشىشقا بولمايدىغان تەرىقىدىكى تالاق ھېسابلىنىدۇ. (ئەلكەبىر 9627)

مەزكۇر سۆزلەرگە ئوخشاش كىنايە سۆزلەر بىلەن تالاق قىلىنغان ئايال، ئەرنىڭ ئۇ ئايال بىلەن يېنىشىشى ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېلىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ. بۇ سۆزلەرنىڭ ئىچىگە تۆۋەندىكى ئۈچ خىل سۆز كىرمەيدۇ. تۆۋەندىكى ئۈچ خىل سۆزنىڭ بىرەرسى بىلەن تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئاياللار، ئىددەت ئىچىدە بولسىلا قايتا نىكاھ قىلمايمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق قىلىنىپ كېتىدۇ. ئۇ ئۈچ خىل سۆزلەر بولسا، ساناڭ ، بالاياتقۇڭىزنى پاكىزلاڭ ۋە سەن بىردۇرسەن دېگەن سۆزلەردۇر. كىمكى ئايالىنى مەزكۇر ئۈچ خىل سۆزنىڭ بىرەرسى قوللىنىش بىلەن تالاق قىلسا، ئۇنىڭ ئايالى ئىددەت ئىچىدىلا بولسا قايتا نىكاھ قىلمايمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ. مەزكۇر سۆزلەر بىلەن ئايال كىشى بۇ خىلدا تالاق قىلىنىپ كېتىشىنىڭ سەۋەبلىرى تۆۋەندىكىدىن ئىبارەتتۇر.

بىرىنچى سۆزگە يەنى، ساناڭ دېگەن سۆزگە كەلسەك، چۈنكى بۇ سۆزنىڭ ئىددىتىڭىزنى ساناڭ، دېگەن مەنانى بېرىش، ھەم ئاللاھ تائالانىڭ نېمەتلىرىنى ساناڭ، دېگەن مەنانى بېرىش ئېھتىمالى بار. ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، ساناڭ، دېگەن ۋە بۇنىڭدىن ئىددىتىڭىزنى ساناڭ دېگەن مەنانى نىيەت قىلغان بولسا، ئىش ئۇنىڭ نىيەت قىلغىنىچە بولۇپ كېتىدۇ ۋە ئۇ چاغدا بۇ سۆز ئايالىنىڭ ئوچۇق تالاق سۆزلىرى بىلەن تالاق قىلىنغانلىقىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئوچۇق سۆزلەر بىلەن تالاق قىلىنغان ئايال ئادەتتە ئۇنىڭغا ئىددەت ئىچىدە بولسىلا قايتا نىكاھ قىلمايمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق بولىدۇ.

ئىككىنچى سۆزگە يەنى، بالاياتقۇڭىزنى پاكىزلاڭ، دېگەن سۆزگە كەلسەك، بۇ سۆز پەقەت ئىددەت تۇتۇڭ! دېگەن مەنا ئۈچۈنلا قوللىنىلىدۇ. بۇ ئوخشاش سۆز ئايالىنىڭ تالاق قىلىنغانلىقىنى ئوچۇق ئاشكارا ئىپادىلەپ بېرىدۇ. شۇڭا بۇ سۆزنىڭ ھۆكمى خۇددى سەن تالاق دېگەن سۆزنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوخشاش بولىدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئايالنى تالاق قىلىشنىڭ ئالدىدا ئۇنىڭ بالاياتقۇسىنى پاكىزلىتىۋېتىش ئۈچۈن بالاياتقۇڭىزنى پاكىزلاڭ دېگەن مەنانى بېرىشكە بەك ئاز ئېھتىمالى بار.

ئەمما ئۈچۈنچى سۆزگە يەنى، سەن بىردۇرسەن دېگەن سۆزگە كەلسەك، بۇ سۆزنىڭ تالاق دېگەن يوشۇرۇن بىر سۆزنىڭ سۈپىتى بولۇشقا ئېھتىمالى باردۇر. ئۇچاغدا، سەن بىردۇرسەن دېگەن سۆزنىڭ مەناسى، سەن بىر تالاقدۇرسەن دېگەنلىك بولىدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، بېرىپ ئەرگە تېگىڭ دېگەن ۋە بۇ سۆزنى دېيىش بىلەن تالاقنى نىيەت

قىلغان بولسا، ئايالى تالاق بولۇپ كىتىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم بۇ سۆزنى دېيىش بىلەن تالاقنى نىيەت قىلمىغان بولسا، ئايالى تالاق بولۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ سۆزنى دېيىش بىلەن ئۈچ تالاقنى ئەمەس پەقەت تالاقنىلا نىيەت قىلغان بولسا، ئايالى قايتا نىكاھ قىلمايمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۈچ تالاقنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۈچ تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، جەھەننەمگە كەت! دېگەن ۋە بۇنىڭ بىلەن تالاقنى نىيەت قىلغان بولسا، ئايال تالاق بولۇپ كېتىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، قوتۇلغىن! دېگەن ۋە بۇ سۆزى بىلەن ئۇنى تالاق قىلىۋېتىشنى نىيەت قىلغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ. بىر ئادەم ئايالىغا، مەن نىكاھنى بۇزدۇم، دېگەن ۋە بۇنىڭ بىلەن تالاقنى نىيەت قىلغان بولسا، ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

بىر ئادەم ئايالىغا، سەن ماڭا خۇددى ئۆزى ئۆلۈپ قالغان هايۋانغا ياكى توڭگۇز گۆشىگە ئوخشاش دېگەن ياكى سەن ماڭا خۇددى سۇنىڭ تىزلىكىدەك تىز هارام! دېگەن ۋە بۇ سۆزلىرى بىلەن تالاقنى نىيەت قىلغان بولسا، ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

ئەمما بىر ئادەم ئايالىغا، سەن ماڭا هارامدۇرسەن، دېگەن بولسا، ئۇ ئادەم بۇ سۆزى بىلەن ئايالىنى ئوچۇق بىر هالەتتە تالاق قىلغان هېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ سۆزنى دېگەن ئادەم ئايالىنى تالاق قىلىشنى نىيەت قىلمىسىمۇ ئۇنىڭ ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

**1089ـ سۇئال: تالاق قىلىش هوقۇقىنى ئايالىغا تاپشۇرۇشنىڭ بايانى**

بىر ئادەم ئايالىغا ئۇنى تالاق قىلىشنى نىيەت قىلىپ تۇرۇپ، تاللاڭ يەنى مېنىڭ ئەمرىمدە ياشاش بىلەن ئۆزىڭىزنى تالاق قىلىۋېلىشنى تاللاڭ دېگەن ياكى ئۆزىڭىزنى ئۆزىڭىز تالاق قىلىۋېلىڭ! دېگەن بولسا، ئايال ئەگەر تۇرىۋاتقان شۇ سورۇندىن باشقا بىر يەرگە مىدىرلىمىغان بولسىلا، خالىسا ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىش هوقۇقىغا ئىگە بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئايال تۇرىۋاتقان شۇ سورۇندىن باشقا يەرگە يۆتكەلگەن ياكى شۇ سورۇندا بولسىمۇ ئۇ گەپكە قۇلاق سالمىغاندەك قىلىپ باشقا بىر ئىش قىلىشقا باشلىغان بولسا، بۇ هالدا تاللاش هوقۇقى ئايالىنىڭ قولىدىن چىقىپ كېتىدۇ. چۈنكى بارلىق ساهابىلار (ئاللاھ تائالا ئۇلاردىن رازى بولسۇن!) نىڭ بىردەك قارىشى بويىچە تاللاش هوقۇقى بېرىلگەن ئاياللار پەقەت شۇ سورۇننىڭ ئۆزىدىلا تاللاش هوقۇقىغا ئىگىدۇر.

مەسرۇق مۇنداق دەيدۇ: مەن ئائىشە رەزىيەللاهۇ ئەنهادىن ئايالىنى (ئۆي تۇتۇش ياكى تۇتماسلىقتا) ئىختىيارىغا قويۇشنىڭ هۆكمى توغرىسىدا سورىغانىدىم، ئۇ: پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم بىزنى ئۆز ئىختىيارىمىزغا قويغانىدى. بۇ تالاق هېسابلانغانمۇ؟ دېدى. مەن: ئايالىم مېنى تاللىغاندىن كېيىن، ئۇنىڭغا بېرىلگەن تاللاش هوقۇقى بىر ياكى يۈز تالاق هېسابلانسىمۇ، بەرىبىر ئەمەسمۇ؟ دېدىم. (بۇخارى: 5264)

ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا تاللاش هوقۇقىنى بەرگەن ۋە ئۇ ئايال ئۆزىنى تاللىغان بولسا، بۇ تالاق ئەرنىڭ ئۇ ئايال بىلەن يېنىشىشى ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان بىر تالاق هېسابلىنىدۇ. چۈنكى تالاق قىلىش هوقۇقىنى ئايالغا تاپشۇرۇش بولسا، كىنايە سۆزلەردىن هېسابلىنىدۇ. چۈنكى بىز يۇقىرىدا كىنايە سۆزلەر بىلەن تالاق قىلىنغان ئايال، ئۇنىڭ بىلەن يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ، دەپ بايان قىلىپ ئۆتتۇق.

ئەگەر بىر ئەر ئايالىغا، ئۆزىڭىزنى تالاق قىلىۋېلىڭ! دېگەن بولسا، ئۇ ئايال ئەرنىڭ شۇنداق دېگەنلىكىنى بىلگەن سورۇننىڭ ئۆزىدە ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىش هوقۇقىغا ئىگىدۇر. بۇ، ئايالغا

تاللاش ھوقۇقىنى ئۈچۈۋ سۆز بىلەن تاپشۇرغانلىق ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئايالغا بۇ سۆزنى دېگەن ئادەمنىڭ بۇ سۆزنى دېگەن ۋاقتىدا تالاقنى نىيەت قىلىشى شەرت ئەمەس. بۇ ھالدا ئەگەر ئايال ئۆزىنى تالاق قىلىۋالسا، بۇ تالاق ئايال ئىددەت ئىچىدە بولسىلا قايتا نىكاھ قىلمايمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى بىز يۇقىرىدا ئۈچۈۋ سۆزلەر بىلەن تالاق قىلىنغان ئايال، ئۇنىڭ بىلەن ئىددەت ئىچىدە قايتا نىكاھ قىلمايمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ، دەپ بايان قىلىپ ئۆتتۇق.

ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، ئۆزىڭىزنى تالاق قىلىۋېلىڭ! دېمەستىن قاچان خالىسىڭىز ياكى خالىغان چېغىڭىزدا ئۆزىڭىزنى تالاق قىلىۋېلىڭ! دېگەن بولسا، بۇ ھالدا ئايالنىڭ ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىش ھوقۇقى پەقەت شۇ سورۇننىڭ ئۆزىگىلا چەكلىنىپ قالمايدۇ ۋە تالاق ھوقۇقى پۈتۈنلەي ئۇ ئايالنىڭ قولىغا ئۆتكەن ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئايال مەيلى ئۇ سورۇننىڭ ئۆزىدە بولسۇن ياكى باشقا يەردە بولسۇن خالىغان ۋاقتىدا ئۆزىنى تالاق قىلىۋالالايدۇ. ئەرنىڭ بۇ سۆزىدىن يېنىۋېلىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى تالاق ھوقۇقى پۈتۈنلەي ئايالنىڭ قولىغا تاپشۇرۇلۇش بىلەن ئايال تالاق قىلىش ھوقۇقىنىڭ ئىگىسىگە ئايلاندى شۇنىڭ ئۈچۈن ئەر ئۇ سۆزىدىن يېنىۋالالمايدۇ.

تالاق ئىشى سىزنىڭ قولىڭىزدا دېگەن سۆزمۇ تالاق قىلىش ھوقۇقىنى ئايالغا تاپشۇرغانلىق ھېسابلىنىدۇ.

تالاق قىلىش ھوقۇقىنى ئايالغا تاپشۇرۇش بولسا، تالاقنى ئەرنىڭ ئىزنى بىلەن باشقىلار چۈشۈرىدىغان ئىشلارنىڭ قاتارىدىندۇر. تالاقنى ئەرنىڭ ئىزنى بىلەن باشقىلار چۈشىرىدىغان ئىشلار ئۈچ خىلدۇر.

ئۇلار بولسا، تالاق قىلىش ھوقۇقىنى ئايالغا تاپشۇرۇش، ۋەكىل تەيىنلەش ۋە ئەلچى ئەۋەتىش قاتارلىقلاردۇر.

ئايالغا تاپشۇرۇلغان ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىش ھوقۇقى ئايالنىڭ سورۇندىن قوپۇپ كېتىشى بىلەن ياكى ئۇنىڭ ھەقىقەتەن ياكى ھۆكمەن ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىشتىن يۈز ئۆرىيدىغانلىقىنى ئىپادىلەيدىغان بىرەر ئىشنى قىلىش بىلەن بىكار بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئايالغا تاپشۇرۇلغان ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىش ھوقۇقى بولسا، ۋەكىل تەيىنلەش ئەمەس ئايالنى ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىشقا ئىگە قىلىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ، ئۇ ئايالنىڭ شۇ سورۇننىڭ ئۆزىدىلا قوبۇل قىلىشىغا باغلىقتۇر. شۇڭا ئۇنىڭدىن يېنىۋېلىشمۇ توغرا ئەمەس.

بىر ئەر ئايالىغا، سەن خالىساڭ ئۆزەڭنى تالاق قىلىۋالغىن! دېگەن بولسا، بۇمۇ ۋەكىل قىلىش ئەمەس تالاق قىلىش ھوقۇقىنى پۈتۈنلەي ئايالنىڭ قولىغا ئۆتكۈزگەنلىك ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەرنىڭ بۇ سۆزىدىن يېنىۋېلىشى توغرا ئەمەس.

بۇ يەردە شۇنى ئەسكەرتىشكە توغرا كېلىدۇكى، ئۆزىنى تالاق قىلىۋېلىش ھوقۇقى بېرىلگەن ئايالنىڭ بۇ ھوقۇقى ئۇ ئايال شۇ ھوقۇق بېرىلگەن سورۇندىن قوپمىغانلا بولسا، بىكار بولۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئايال ئۇ سورۇندىن باشقا سورۇنغا قوپۇپ سورۇن ئالماشتۇرغان بولسا، ئۇنىڭغا بېرىلگەن ھوقۇق بىكار بولۇپ كېتىدۇ.

ئەگەر بىر ئەر ئايالىغا، ئۆزىڭىزنى تاللاڭ دېگەن سۆزنى ئۈچ قېتىم ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ دېگەن ۋە ئايال بۇنىڭغا جاۋاب بېرىپ، مەن تاللىدىم، ياكى شۇنداق بىر تاللىدىمكى ياكى بىرىنچىسىنى ياكى ئوتتۇردىكىنى ياكى ئەڭ ئاخىردىكىنى تاللىدىم، دېگەن بولسا بۇ ھالەتلەردە ئۇ ئايال ئىمام

ئەبۇھەنىفە (ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) نىڭ كۆزقارىشى بويىچە ئۈچ تالاق بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئەرنىڭ ئۆزىگىزنى تالاقْ دېگەن سۆزنى تەكرارلىغانلىقى ئۇنىڭ ئۈچ تالاق قىلماقچى بولغانلىقىنىڭ ئالامىتىدۇر. ئەر شۇنداق دېگەن ۋاقتىدا ئايالىنى تالاق قىلىشنى نىيەت قىلمىسىمۇ ئايالى تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

ئەگەر ئۇ ئايال ئەرنىڭ مەزكۇر سۆزىگە، مەن ئۆزەمنى تالاق قىلدىم، ياكى مەن ئۆزەمگە تالاقنى تاللىدىم ياكى بىرىنچى تالاقنى تاللىدىم، دېگەن جاۋابنى بەرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئايال توغرا رىۋايەتكە ئاساسەن يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ، تاللا دېگەن سۆزدىن ياسالغان سۆزلەر كىنايە سۆزلەرنىڭ قاتارىدىندۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ سۆز بىلەن ئايال يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

**1090ـ سۇئال: بىر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە باغلاپ قويۇلغان تالاق**

بۇ، شەرت بىلەن تالاق قىلىش دەپمۇ ئاتىلىدۇ. ئايالىغا "ئەگەر سەن ئاناڭنىڭ ئۆيىگە بارساڭ، سەن تالاق، ياكى پالانى كەلسە، سەن تالاق "دېيىش ياكى ئۇنىڭدىن باشقىمۇ تالاق ئىشىنى قانداقلا بىر شەرتكە باغلاش دېمەكتۇر. بۇنداق تالاق ــ ئەگەر ئېرى راستىنلا تالاقنى نىيەت قىلىپ شۇنداق شەرتنى قىلغان بولسا ــ شەرتنىڭ ئەمەلگە ئېشىشى بىلەن تەڭلا چۈشىدۇ، يەنى ئايال كىشى، ئېرى ئېيتقان شەرت ئەمەلگە ئاشقان ھامان ئۇنىڭدىن تالاق بولۇپ كېتىدۇ. شەرت بىلەن تالاق قىلىش ئاياللىرىنى باشقۇرالمايدىغان ياكى ئۇلارنى گېپىگە كىرگۈزەلمەيدىغان ئەبگا، ئاخماق،جاھىل ۋە قالاق ئادەملەرنىڭ قوللىنىدىغان تالىقىدۇر. بۇنداق تالاقنى قوللانغۇچىلار پەقەت خوتۇنلىرىنى گەپلىرىگە كىرگۈزۈش ياكى قورقۇتۇش ئۈچۈنلا قوللانسا كېرەك. ئەگەر ئۇ ئەمەلىيەتتە تالاقنى نىيەت قىلماستىن، بەلكى ئايالنى قورقۇتۇش ياكى گېپىگە كىرگۈزۈشنى نىيەت قىلىپ شۇنداق شەرتنى قىلغان بولسا، ئۇنىڭ بۇ شەرت قىلغىنى تالاق ئەمەس، بەلكى قەسەمنىڭ ئورنىدا بولىدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن، شەرت ئەگەر ئەمەلگە ئاشسا، ئېرى بۇ ئاخماقلىقى ئۈچۈن، قەسەمنى بۇزغانىنىڭ كاپارىتى (ماددىي جازاسى) بويىچە، ماددىي جازا تۆلەشكە تېگىشلىك بولىدۇ. قۇرئان كەرىمنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە، قەسىمىنى بۇزغان ئادەم ئۇنىڭ كاپارىتى ئۈچۈن ئائىلىسىگە بېرىدىغان ئوتتۇرا دەرىجىلىك تاماق بىلەن ئون مىسكىننى بىر ۋاخ غىزالاندۇرىدۇ، ياكى ئون مىسكىنگە، ئۇلارنىڭ بەدىنىنى يېپىپ تۇرغىدەك بىرقۇر كىيىم بېرىدۇ، بۇنداق قىلىشقا كۈچى يەتمىسە، ئۈچ كۈن رۇزا تۇتىدۇ.

بۇنىڭدىن باشقا يەنە تالاقنىڭ چۈشۈشىنى باشقا بىر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە باغلاپ قويۇش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. مەسىلەن ئەرنىڭ ئايالىغا « سەن ئۆيگە كىرسەڭ تالاق» دېگىنىگە ئوخشاش.

بۇنداق تالاقنىڭ چۈشۈشىنىڭ شەرتى بولسا، تالاقنىڭ چۈشۈشى ئۈچۈن باغلاپ قويۇلغان يۈز بېرىشى شەرت قىلىنغان ھېلىقى ئىشنىڭ يۈز بېرىش بىلەن يۈز بەرمەسلىككە ئېھتىماللىقى بار ئىشلاردىن بولۇشى لازىم. ئۇ مەسىلەن، بىر ئەرنىڭ ئايالىغا، ئەگەر ئاسمان بىزنىڭ ئۈستىمىزدە بولسا، سەن تالاق دېگىنىگە ئوخشاش شۇ چاغنىڭ ئۆزىدە يۈز بېرىۋاتقان ئىش بولماسلىقى كېرەك. ئەگەر بىر ئەر ئايالىغا، ئەگەر ئاسمان بىزنىڭ ئۈستىمىزدە بولسا سەن تالاق! دېسە، بۇ بىر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە باغلاپ قويۇلغان تالاق ئەمەس شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە چۈشىدىغان تالاق ھېسابلىنىدۇ. يەنى ئايالى شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە تالاق بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم تالاقنى شۇ چاغنىڭ ئۆزىدە يۈز بېرىۋاتقان بىر ئىشقا باغلىدى. شۇنىڭدەك يەنە ئۇ ئىشنىڭ مەسىلەن، بىر ئادەمنىڭ ئايالىغا،

ئەگەر تۆگە يىڭنىنىڭ تۆشىكىدىن ئۆتسە سەن تالاق! دېگىنىگە ئوخشاش يۈز بېرىشى مۇمكىن بولمايدىغان ئىشلاردىن بولماسلىقى لازىم. ئەگەر بىر ئادەم ئايالىغا، ئەگەر تۆگە يىڭنىنىڭ تۆشىكىدىن ئۆتسە سەن تالاق دېسە، بۇ ئېتىبارغا ئېلىنمايدىغان بىر سۆز ھېسابلىنىدۇ. بۇ سۆز بىلەن ئۇ ئايال ھەرگىز تالاق بولۇپ كەتمەيدۇ.

**1091- سۇئال: تالاقنا تالاقنى چاپلاشنىڭ بايانى**

تالاقنا تالاقنى چاپلاش بولسا تالاق قىلىنىپ كىتىپ ئىددەت تۇتىۋاتقان ئايالنى ئىددەت ئىچىدە يەنە بىر قىتىم تالاق قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

**1092- سۇئال: تالاقنىڭ كەينىدىن، ئاللاھ خالىسا دېگەن گەپنى قىلىشنىڭ ھۆكمى**

ھەر قانداق ئىشنى قىلغان ۋاقتىدا، ئاللاھ خالىسا دېگەن گەپنى قىلىش ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: شۈبھىسىزكى، بىز ئۇلارنى (يەنى مەككە ئاھالىسىنى) مەلۇم باغنىڭ ئىگىلىرىنى سىنىغاندەك (قەھەتچىلىك، ئاچارچىلىققا دۇچار قىلىش بىلەن) سىنىدۇق. ئۇلار (يەنى باغنىڭ ئىگىلىرى) ئۇنىڭ مېۋىلىرىنى (كەمبەغەللەر ئۇقمىسۇن، ئۇلارغا ھېچ نەرسە بەرمەيلى دېيىشىپ) سەھەردىلا ئۈزۈۋېلىشقا قەسەم ئىچىشكەن ئىدى [17]. ئۇلار خۇدا خالىسا دېمىگەن ئىدى [18].(سۈرە قەلەم) سەن بىرەر ئىشنى قىلماقچى بولساڭ، «ئەتە شۇ ئىشنى چوقۇم قىلىمەن» دېمەي [23]، «خۇدا خالىسا» دېگەن سۆزنى قوشۇپ دېگىن (يەنى خۇدا خالىسا قىلىمەن دېگىن)، (خۇدا خالىسا دېگەن سۆزنى ئۇنتۇپ قالساڭ، پەرۋەردىگارىڭنى تىلغا ئالغىن (يەنى «خۇدا خالىسا» نى ئېيسىڭگە كەلگەندە ئېيتقىن) ھەمدە: «پەرۋەردىگارىمنىڭ مېنى بۇنىڭدىنمۇ يېقىن توغرا يولغا باشلىشىنى (يەنى دىنىم، دۇنيايىمدا مېنى ئەڭ تۈزۈك ئىشلارغا مۇۋەپپەق قىلىشىنى) ئۈمىد قىلىمەن» دېگىن [24].(سۈرە كەھەپ)

ئاللاھ ئىرادە قىلسا ياكى، ئاللاھ تاللىسا دېگەن سۆزلەرمۇ، ئاللاھ خالىسا دېگەن سۆزگە ئوخشاشتۇر. بىر ئادەم ئايالىغا، سەن تالاق! ئاللاھنىڭ خالىشى ياكى ئاللاھنىڭ ئىرادىسى ياكى ئاللاھنىڭ ياقتۇرۇشى، ياكى ئاللاھنىڭ رازى بولىشى بىلەن دېگەن بولسا، ئۇ ئايال تالاق بولۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم ئايالىنىڭ تالىقىنى مەزكۇر تۆت ئىشنىڭ بىرىگە باغلىدى. ئۇ تۆت ئىش بولسا ئىنسانلار تەرىپىدىن بىلىنمەيدىغان بىر ئىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئايال تالاق بولۇپ كەتمەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم ئايالىغا، سەن تالاق! ئاللاھنىڭ بۇيرۇقى ياكى ئاللاھنىڭ ھۆكمى ياكى ئاللاھنىڭ ھۆكۈم چىقىرىشى ياكى ئاللاھنىڭ ئىلمى، ياكى ئاللاھنىڭ قۇدرىتى بىلەن دېگەن بولسا، ئايال شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە تالاق بولۇپ كېتىدۇ. شۇنىڭغا ئوخشاش ئەگەر بۇ ئىشلار مەسىلەن، سەن تالاق! قازىنىڭ بۇيرۇقى، ياكى ئۇنىڭ ھۆكمى بىلەن دېگەنگە ئوخشاش بىر ئىنسانغا نىسبەت بېرىلسىمۇ يەنە ئۇ ئايال شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە تالاق بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى ئۆرپ ئادەتتە بۇ شەكىلدىكى تالاق شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە چۈشىدۇ.

**1093- سۇئال: كېسەل ئادەمنىڭ ئايالنى تالاق قىلىۋېتىشىنىڭ ھۆكمى**

بىر ئادەم ئايالىنى كېسەل يېتىپ تۇرۇپ ئۇنىڭ بىلەن يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان بىر تالاق قىلىۋەتكەن ۋە ئۇ كېسەلدىن ساقىيالماي ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئايالىنىڭ تېخى ئىددىتى چىقىپ بولمىغانلا بولسا ئايال ئۇ ئادەمدىن مىراس ئالىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم ئايالىنىڭ ئىددىتى چىقىپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئۆلگەن بولسا، ئايال ئۇ ئادەمدىن مىراس ئالالمايدۇ. ئايال ئىددىتى چىقىپ كېتىپ بولالمىغانلا بولسا ئۇ ئادەمدىن مىراس ئالىدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم

كېسەل يېتىپ تۇرۇپ ئايالىنى تالاق قىلىۋېتىشتىكى نىيىتى ئۇنى مىراستىن مەھرۇم قالدۇرۇش بولىشىمۇ مۇمكىن. شۇڭا ئايالغا ئۇنىڭ مىراستىن مەھرۇم قىلىنىش ئارقىلىق كېلىدىغان زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭ مىراستىن مەھرۇم قىلىنىدىغان ۋاقتى تاكى ئۇنىڭ ئىددىتى چىقىپ بولغانغا قەدەر كېچىكتۈرۈلۈپ ئەرگە ئۇنىڭ نىيىتىگە زىت بىر ھالدا مۇئامىلە قىلىنىدۇ.

## 1094ـ سوئال: توي قىلىپ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈلۈشتىن بۇرۇن تالاق قىلىنغان ئايالنىڭ ھۆكمى

بىر ئادەم ئايالىنى ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن ئىلگىرى بىر قېتىمدىلا ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەن بولسا، ئۇ ئايال ئۈچ تالاق بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇ ئەر ئايالىنى بىر قىتىمدىلا تالاق قىلماي سەن تالاق!، سەن تالاق!، سەن تالاق! دەپ ئايرىپ ئايرىپ ئۈچ قېتىم تالاق قىلغان بولسا، بىرىنچى قېتىملىق تالاق چۈشىدۇ. ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى قېتىملىق تالاق چۈشمەيدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ ھەر بىرى ئۆز ئالدىغا ئايرىم ـ ئايرىم تالاق ھېسابلىنىدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم تېخى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىگەن ئايالىنى، سەن تالاق! بىر دانە، بىر دانە، بىر دانە دەپ تالاق قىلىپ ئۈچ تالاقنىڭ ئارىسىنى، بىر دانە، دېگەن سۆپەت بىلەن ئارىغان ياكى، سەن تالاق! تالاق! تالاق دەپ تالاق قىلىپ ئۈچ تالاقنىڭ ئارىسىنى سۆز تولۇقلىغۇچى! بىلەن ئارىغان ياكى، سەن تالاق! سەن تالاق!سەن تالاق! دەپ تالاق قىلىپ تالاقنىڭ ئارىسىنى ئۈچ جۈملە بىلەن ئايرىغان بولسا ئايال بىرىنچى قېتىمدىكىسى بىلەن يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان بىر تالاق بولۇپ كېتىدۇ. ئىككىنچى ۋە ئۈچىنچى قېتىملىق تالاق چۈشمەيدۇ. بۇ ئايالغا ئىددەت تۇتۇش لازىم ئەمەس. ئەمما ئايال جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزىلىپ بولغان ئايال بولسا، ئەر ئۇنى مەزكۇر يوللارنىڭ بىرى بىلەن تالاق قىلىۋەتكەن بولسا، ئۇ ئايالغا ھەممە تالاق چۈشىدۇ. يەنى ئۇ ئايال ئۈچ تالاق بولۇپ كېتىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئىددەت تۇتۇش لازىم بولىدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيتتى: ئېرىدىن ئاجراشقان ھەرقانداق ئايالغا (ئېرى تەرىپىدىن) تۇرمۇشىنى مەلۇم مۇددەت قامدىغۇدەك نەرسە بېرىلىشى كېرەك. ئەمما مەھرى ھەققى بەلگىلەنگەن ۋە نىكاھتىن كېيىن ئېرى بىلەن بىر يەردە بولماي تۇرۇپ ئاجراشقان ئايالغا بەلگىلەنگەن مەھرى ھەققىنىڭ يېرىمى بېرىلسە بولىدۇ. (مالىك 1212)

سەئىد ئىبنى مۇسەييەبتىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ (نىكاھتىن كېيىن) ئېرى بىلەن خاس ھۇجرىغا كىرگەن ئايالنىڭ (نىكاھتىن بۇرۇن بەلگىلەنمىگەن بولسىمۇ) مەھرى ھەققىنىڭ تولۇق بېرىلىشى كېرەكلىكىگە ھۆكۈم چىقارغان. (مالىك 1121)

## 1095ـسوئال:ئايالنى ئانىسىنىڭ ئۇچىسىغا ئوخشىتىشنىڭ ھۆكمى

ئايالىنى ئانىسىنىڭ ئۈچىسىغا ئوخشىتىشمۇ ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى دەۋرىدە ئاياللار تەمىنى يەتكۈچە تېتىغان ئىشلارنىڭ بىرىدۇر. ئايالىنى ئانىسىنىڭ ئۈچىسىغا ئوخشىتىش ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى دەۋرىدە ئايالىنى تالاق قىلىۋاتقانلىق ھېسابلىناتتى. ئىسلام دىنى كېلىپ بۇ ئىشنىڭ ئەسلى مەقسىتىنى ئېتىراپ قىلدى. لېكىن بۇنداق قىلىش ئارقىلىق ئايالنىڭ ئەرگە ھارام بولۇپ كېتىشىنى ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى دەۋرىدىكىگە ئوخشاش مەڭگۈلۈك ئەمەس كاففارەت بەرسە تۈگەيدىغان ۋاقىتلىق قىلىپ بېكىتتى.

ئايالىنى ئانىسىنىڭ ئۈچىسىغا ئوخشىتىش ئارقىلىق بولىدىغان تالاق مۇنداق بولىدۇ، بىر ئادەم

ئايالىغا، سەن ماڭا خۇددى ئانامنىڭ ئۇچىسىغا ئوخشاش، دېگەندەك ئايالىنىڭ پۈتۈن بەدىنىنى ياكى سېنىڭ بىلىكىڭ ئۇستۇن تەرىپى ياكى قورسىقىڭ ياكى يوتاڭ ئانامنىڭ ئۇچىسىغا ئوخشاش دېگەندەك، ئايالىنىڭ بەدىنىنىڭ بىرەر بۆلىكىنى ئانىسىنىڭ ئۇچىسىغا ئوخشىتىش بىلەن بولىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە مەزكۇر تالاق ئايالىنى ياكى ئۇنىڭ بەدىنىنىڭ بىرەر بۆلىكىنى ئانىسىنىڭ ئۇچىسىغا ئەمەس ھەمشىرىلىرى ۋە ھەمما ئاچىلىرىغا ئوخشاش ئۇنىڭ بىلەن ئۆزىنىڭ ئارىسىدا مەڭگۈ نىكاھ چۈشمەيدىغان بىر ئايالغا ئوخشىتىش بىلەنمۇ بولىدۇ.

ئەمما ئايالىنىڭ ئۆزىنىڭ ئېرىنى ئانىسىغا ئوخشىتىشى ھېچقانداق ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. مەسىلەن، بىر ئايال ئېرىگە، سەن ماڭا خۇددى ئانامنىڭ ئۇچىسىغا ئوخشاش ۋە مەن ساڭا خۇددى ئاناڭنىڭ ئۇچىسىغا ئوخشاش دېگەن بولسا، ئۇنىڭ دېگەن بۇ سۆزى ھېچقانداق ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. چۈنكى تالاق قىلىش ھوقۇقى ئايالىنىڭ قولىدا ئەمەستۇر. ئايالىنى بۇ سۆزنى دېيىش ئارقىلىق تالاق قىلغان ئادەم ئەلۋەتتە يامان سۆزنى ۋە يالغان سۆزنى قىلغان ھېسابلىنىدۇ. بەلكى چوڭ بىر خاتالىق ئۆتكۈزگەن بولىدۇ. چۈنكى ئۇنداق قىلغان ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ رۇخسىتىسىز ئاللاھ تائالانىڭ ھۆكمىنى ئالماشتۇرۇشقا ۋە ئۆزگەرتىشكە قەدەم قويغان ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنداق قىلغان ئادەمگە كاففارەت بېرىش لازىم بولىدۇ.

ئايالىنى ئانىسىغا ياكى ئارىلىقىدا مەڭگۈ نىكاھ چۈشمەيدىغان ئۇرۇق تۇغقان ئاياللاردىن بىرىگە ئوخشاتقان ئادەمنىڭ ھەتتا كاففارەت بەرگەنگە قەدەر ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى ياكى شەھۋەت بىلەن تۇتقانغا، سۆيگەنگە ۋە جىنسىي ئەزاسىغا قارىغانغا ئوخشاش جىنسىي مۇناسىۋەتنىڭ باشلانغۇچلىرىنى قىلىشى ھارامدۇر. شۇنىڭدەك يەنە ئۇ ئايالىنىڭمۇ ئېرىنىڭ ئۆزىگە شۇ ئىشلارنى قىلىشىغا يول قويۇشىمۇ ھارامدۇر. بىر ئادەمنىڭ ئايالىغا، سەن ئانامدۇرسەن دېيىشى ياكى ھەي قىزىم ياكى ھەي ھەمشىرەم، ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش بىرەر سۆزنى قىلىشى مەكرۇھتۇر.

ئەگەر ئايالىنى ئانىسىغا ئوخشاتقان ئادەم ساقىيىشتىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەن بىرەر كېسەلگە دۇچار بولۇپ قالغانلىق ياكى بەك قېرىپ كەتكەنلىك سەۋەبى بىلەن ئىككى ئاي روزا تۇتۇشقا قادىر بولالمىغان بولسا 60 مىسكىنگە تاماق بېرىدۇ. بۇلارنىڭ ھەر بىرىگە پىترى سەدىقىسىنىڭ مىقدارىدا بىر نەرسە بېرىلىدۇ.

**1096-سوئال: ئايالنى تويلۇقنى قايتۇرۇپ بېرىش شەرتى بىلەن تالاق قىلىشنىڭ بايانى**

ئەر - خوتۇننىڭ ئارىسىدا كېلىشەلمەسلىك كۆرۈلگەندە، ئەر - خوتۇنلار بىر- بىرىدىن ئايرىلىپ كېتىش ئۈچۈن بۇ خىلدىكى تالاقنى ئىشلىتىپ ئايرىلىپ كېتىش ھېچقانداق گۇناھ ئەمەس. بۇ خىل تالاقنىڭ سۈپىتى مۇنداق بولىدۇ:

1)بۇ خىلدىكى تالاق ئەر ئۈچۈن قەسەم ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەر ئايالىغا دېگەن سۆزىدىن ئايالى ئۇ سۆزنى قوبۇل قىلىشتىن بۇرۇن قايتۇۋالالمايدۇ. ئەگەر ئايال ئۇ سۆزنى قوبۇل قىلمىسا، تالاق چۈشمەيدۇ. مەسىلەن، ئەر ئايالىغا، ئەگەر سەن ماڭا مىڭ كۈمۈش تەڭگە بەرسەڭ، مەن سېنىڭ تالىقىڭنى بېرىۋاتىمەن دېگەن بولسا، ئەر بۇ سۆزىدىن قايتۇۋالالمايدۇ. ئايالنى بۇ سۆزنى قوبۇل قىلىشتىن توساپمۇ قالالمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەر بۇ سۆزنى ئەمەلدىنمۇ قالدۇرۇۋاتالمايدۇ.

2)ئەر بۇ خىلدىكى تالاقنى بىرەر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە باغلىيالايدۇ. مەسىلەن، سەمەت

كەلگەن ۋاقتىدا مەن سېنى، سەن ماڭا مۇنچىلىك پۇل بېرىش شەرتى بىلەن تالاق قىلىۋاتىمەن، دېگەنگە ئوخشاش، شۇنىڭدەك ئەر بۇ تالاقنى بىرەر ۋاقىتنىڭ كېلىشىگىمۇ باغلىيالايدۇ. مەسىلەن، ئەتە تاڭ يورۇسا ياكى ئاينىڭ بېشى بولسا، مەن سېنى، سەن ماڭا مۇنچىلىك پۇل بېرىش شەرتى بىلەن تالاق قىلىۋاتىمەن، دېگەنگە ئوخشاش. بۇ ئەھۋاللاردا ئايال ئەرنىڭ سۆزىنى سەمەت كېلىپ بولغان ياكى ۋاقىت كېلىپ بولغاندىن كېيىن قوبۇل قىلىدۇ.

3) بۇ خىلدىكى تالاق ئايال ئۈچۈن بىر نەرسىنىڭ بەدىلىدە مال بېرىش ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئايال بۇ خىل تالاقتا ئەردىن تالىقىنى ئالغانلىقى ئۈچۈن ئەرگە مال ـ مۈلۈك بېرىدۇ. شۇڭا بۇ خىل تالاقتا خۇددى سودا سېتىققا ئوخشاش مال ئالماشتۇرۇدىغان ئىشلاردا رىئايە قىلىنىدىغان ھۆكۈملەرگە رىئايە قىلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەگەر گەپنىڭ بېشى ئايالدىن چىققان بولسا، ئايال سۆزىدىن ئەر ئۇنى قوبۇل قىلىشتىن ئىلگىرى يېنىۋالالايدۇ.

4)بۇ خىل تالاقتا ئايالغا ئۈچ كۈن ياكى ئۇنىڭدىن كۆپرەك بىر مۇددەت ئويلىنىۋېلىش ئىختىيارىنى بېرىش توغرىدۇر. بۇ خىل تالاق بىلەن تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئايال يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان تالاق بولۇپ كېتىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بەرگەن تويلۇقنى قايتۇرۇپ ئېلىش شەرتى بىلەن ئەمەس ئايالدىن مەلۇم مىقداردا پۇل ئېلىپ ئۇنىڭ تالىقىنى بېرىۋەتكەن بولسىمۇ، بۇ تالاقنىڭ ئايال بىلەن يەنە يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان تالاق بولۇپ كېتىدۇ.

5)ئايالنى ئۇنىڭغا بەرگەن تويلۇقنى قايتۇرۇپ ئېلىش شەرتى بىلەن تالاق قىلىشمۇ، كىنايە تالاقنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ تالاقتىمۇ خۇددى كىنايە تالاقلارغا ئوخشاش ئەر ـ خوتۇننىڭ تالاش تارتىشۋاتقىنىغا، ئايالنىڭ مېنىڭ تالىقىمنى بەرگىن، مەن ساڭا ماڭا ئالغان تويلۇقۇڭنى قايتۇرۇپ بېرىمەن، دېگىنىگە ئوخشاش بىرەر ئالامەتنىڭ تېپىلىشى شەرت.

6)ئەگەر سەركەشلىك قىلىش ئەر تەرەپتىن بولسا، ئەرنىڭ ئايالنىڭ تالىقىنى بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن تويلۇقىنى ياكى باشقا مال ـ مۈلۈك ئېلىشى ھارامدۇر.

7)ئەگەر قىلىنغان سەركەشلىك ئايال تەرىپىدىن بولسا، ئەرنىڭ ئايالنىڭ تالىقىنى بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭدىن بىر نەرسە ئېلىشى ھالال بولىدۇ.

**1097ـسۇئال:لەنەت دېگەن سۆزنىڭ ئوقۇمى توغرىسىدا**

لەنەت دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن قوغلىۋېتىش ۋە يىراقلاشتۇرۇۋېتىش، دېگەنلىك بولىدۇ. گەرچە لەنەت ئېيتىششتا ئايالنىڭ، ئاللاھنىڭ غەزىپى ماڭا بولسۇن! دەيدىغان سۆزى بولسىمۇ لەنەت ئېيتىشىش، غەزەپ ئېيتىشىش دېگەن ئىسىم بىلەن ئاتالماي، لەنەت ئېيتىشىش دېگەن ئىسىم بىلەن ئاتىلىشىنىڭ سەۋەبى بولسا، ئايالنىڭ بەشىنچى قېتىمدا، ئاللاھنىڭ غەزىپى ماڭا بولسۇن! دېيىشتىن ئىلگىرى تۆت قېتىم ئاللاھنىڭ لەنىتى ماڭا بولسۇن! دەيدىغانلىقى ئۈچۈندۇر.

لەنەت دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن ئاللاھنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم قىلىش، دېگەنلىك بولىدۇ. تۆت قېتىم قىلىنغان بۇ قەسەم بىر ئادەم، ئايالنى زىنا قىلدى، دەپ قارىغان ۋاقىتدا، ئۇنىڭ زىنا قىلغانلىقىغا گۇۋاھچى بولىدىغان تۆت ئادەمنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ. ئەر قەسەم قىلغان ۋاقىتدا، ئەگەر يالغانچى بولسام ئاللاھنىڭ لەنىتى ماڭا بولسۇن! دەيدۇ. ئايال قەسەم قىلغان ۋاقىتدا، ئاللاھنىڭ غەزىپى ماڭا بولسۇن! دەيدۇ

**1098ـ سۇئال: لەنەت ئەيتىشىش توغرىسىدا قۇرئاننىڭ بايانى**

ئاللاھ تائالا لەنەت ئېيتىشىشنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

خوتۇنلىرىنى زىنا بىلەن قارىلىغان ۋە ئۆزلىرىدىن باشقا گۇۋاھچىسى بولمىغانلار گۇۋاھلىق سۆزىنىڭ راست ئىكەنلىكىنى دەلىللەش ئۈچۈن، اﷲنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم قىلسۇن [6]. بەشىنچى قېتىمدا: «ئەگەر يالغانچى بولسام ماڭا اﷲنىڭ لەنىتى بولسۇن» دېسۇن [7]. خوتۇن كىشى ئېرىنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىگە اﷲنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم ئىچسە، جازاغا تارتىلىشتىن ساقلاپ قېلىنىدۇ [8]. بەشىنچى قېتىمدا، ئۇ ئەگەر راستچىللاردىن بولسا (يەنى ئېرىمنىڭ گېپى راست بولىدىغان بولسا) ماڭا اﷲنىڭ غەزىپى بولسۇن دەپ قەسەم قىلىدۇ [9].(سۈرە نۇر)

**1099ـ سۇئال: لەنەت ئېيتىشىشنىڭ شەرتلىرى**

لەنەن ئېيتىشىش ئۈچۈن لەنەت ئېيتىشماقچى بولغان ئەر ئايالنىڭ ئارىسىدا ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەتنىڭ مەۋجۇت بولۇشى شەرتتۇر. شۇڭا نىكاھنىڭ شەرتلىرىنىڭ بىرەرسىگە چۇشمەي قالغان ئايال بىلەن توي قىلغان ئادەمنىڭ ئۇ ئايال بىلەن ئېيتىشقان لەنىتى توغرا لەنەت ئېيتىشقانلىق ھىسابلانمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان تالاق بىلەن تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئايال بىلەن ئېيتىشقان لەنەتمۇ لەنەت ئېيتىشقانلىق ھىسابلانمايدۇ. ئەمما ئىددەت ئىچىدىلا بولسا قايتا نىكاھسىزمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان تالاق بىلەن تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئايال بىلەن لەنەت ئېيتىشىش لەنەت ئېيتىشقانلىق ھېسابلىنىدۇ.

**1100ـ سۇئال:لەنەت ئېيتىشىدىغان ئەردە تېپىلىشى لازىم بولغان شەرتلەر**

1) ئازات بولۇش. 2) ئەقلى ھۇشى جايىدا بولۇش. 3) بالاغەتكە يەتكەن بولۇش. 4) ئىسلام دىنىدا بولۇش 5) بۇرۇن بىر قېتىم بۆھتان چاپلىغانلىقنىڭ جازاسى بىلەن جازالانمىغان بولۇش.

لەنەت ئېيتىشىدىغان ئەردە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان خاس بىر شەرت بولسا، ئۇنىڭ قولىدا ئۆزىنىڭ راستچىل ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغان ئۆزىدىن باشقا ھېچقانداق پاكىتنىڭ بولماسلىقىدۇر.

**1101ـ سۇئال: زىنا قىلدى، دەپ قارىلانغان ئايالدا تېپىلىشقا تېگىشلىك شەرتلەر**

ئۇ ئايالنىڭ زىنا قىلدى، دېيىلگەن سۆزگە ئىنكار قىلىشى ۋە ئۆزىنىڭ زىنا قىلمىغانلىقىنى ئېيتىشى لازىم. چۈنكى ئۇ، زىنا قىلدى دەپ قارىلانغان ئايالدۇر. ئۇ ئايالدا يەنە تۆۋەندىكى شەرتلەرمۇ تېپىلىشى لازىم.

1) زىنا قىلمىغان ئىپپەتلىك بولۇش 2) ئەقلى ھۇشى جايىدا بولۇش 3) بالاغەتكە يەتكەن بولۇش 4) ئازات بولۇش 5) ئىسلام دىنىدا بولۇش.

شۇنىڭدەك يەنە ئايالغا چاپلانغان قارىنىڭ ئايالنى زىنا قىلدى، دەپ ئوچۇق قارىلىغانلىقىنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ.

**1102ـ سۇئال: بالىنىڭ نەسەبىنىڭ ئۆزىدىن ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر**

ئايالدىن تۇغۇلغان بالىنى، بۇ مېنىڭ بالام ئەمەس، دەپ بالىنىڭ نەسەبىنى ئىنكار قىلىشمۇ ئايالنى زىنا قىلدى، دەپ ئوچۇق قارىلىغانلىقنىڭ ئورنىدا تۇرىدۇ. ئايالدىن تۇغۇلغان بالىنى مېنىڭ بالام ئەمەس، دەپ بالىنىڭ نەسەبىنىڭ ئۆزىدىن ئەمەسلىكىنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن

تۆۋەندىكى ئالتە شەرتنىڭ تېپىلىشى لازىمدۇر.

1) ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ ئارىسى ئايرىۋېتىلىدۇ.

2) بالىغا تېنىش بالا تۇغۇلغان ۋاقىتدا ياكى بالا تۇغۇلۇپ بىر ياكى، ئىككى كۈن ئۆتكەندىن كېيىن بولۇش.

3) ھەممە ئادەم ئەرنى تەبرىكلىگەن ۋاقىتدا، ئەر ئەڭ ئاددىسى ئۇلارغا، بۇ مېنىڭ بالام ئەمەس، دېگەن سۆزنى قىلماستىن جىم تۇرغانغا ئوخشاش يوشۇرۇن بولسىمۇ ئەر بالىنىڭ ئۆزىنىڭ بالىسى ئىكەنلىكىگە ئىقرار قىلىپ سالمىغان بولۇشى لازىم.

4) ئەر ـ خوتۇن ئايرىۋېتىلگەن چاغدا بالا ھاياتتا بولۇش لازىم.

5) ئەر تۇغۇلغان بالىنىڭ ئۆزىنىڭ بالىسى ئەمەسلىكىگە ئىنكار قىلغانلىق سەۋەبى بىلەن ئايالى بىلەن ئايرىۋېتىلگەندىن كېيىن ئايال شۇ بىر قېتىملىق قورساق كۆتۈرىش بىلەن يەنە بىر بالا تۇغماسلىقى لازىم.

6) بالىنىڭ ئەرنىڭ بالىسى ئىكەنلىكى شەرئى جەھەتتىن ئىسپاتلانماسلىقى لازىم. مەسىلەن، ئايال بىر بالا تۇغقان، ئەر ياتقان يېرىدە ئۆرۈلۈپ بالىنىڭ ئۈستىگە چۈشۈپ كېتىپ بالىنى ئۆلتۈرۈپ قويغان، شۇنىڭ بىلەن بالىنىڭ دىيىتىنى ئەرنىڭ جەمەتى بېرىشكە ھۆكۈم قىلىنغان، ئاندىن ئەر بالىنىڭ ئۆزىنىڭ بالىسى ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلغان بولسا، بۇ ھالدا قازى ئەر خوتۇن ئىككىسىنى لەنەت ئېيتىششقا بۇيرۇيدۇ.

### 1103ـ سۇئال: لەنەت ئەيتىشىشتىن باش تارتقان ئادەمنىڭ ھۆكۈمى

ئەگەر بىر ئادەم ئايالىنى زىنا قىلدى، دەپ قارىلاپ بولغاندىن كېيىن لەنەت ئېيتىشىشتىن باش تارتقان بولسا، ئۇ ئادەم ياكى لەنەت ئېيتىششقا ماقۇل كەلگەنگە قەدەر ياكى مەن بوھتان چاپلىغان ئىدىم، دەپ ئۆزىنىڭ يالغان ئېيتقانلىقىنى ئىقرار قىلغانغا قەدەر سولاپ قويۇلىدۇ.

### 1104ـ سۇئال: لەنەت ئېيتىشىنىڭ شەكلى

قازى ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنى بىر ـ بىرىگە قارىتىپ تۇرغۇزىدۇ. ئاندىن ئەرگە، لەنەت ئېيتقىن، دەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن ئەر، مەن ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ھەقىقەتەن مەن ئايالىم زىنا قىلدى دېگەن سۆزىمدە راستچىلدۇرمەن، دېگەن سۆزنى تۆت قېتىم دەيدۇ. بەشىنچى قېتىمدا ئەر، ئەگەر مەن ئۇنىڭ ھەققىدە دېگەن سۆزۈمدە يالغانچى بولسام، ئاللاھ تائالانىڭ لەنىتى ماڭا بولسۇن! دەيدۇ، ھەر قېتىمدا قولى بىلەن ئايالىنى كۆرسىتىدۇ. ئاندىن ئايال، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئۇ مېنى زىنا قىلدى، دېگەن سۆزىدە يالغان ئېيتقاندۇر، دېگەن سۆزنى تۆت قېتىم دەيدۇ ۋە بەشىنچى قېتىمدا، ئەگەر ئۇ دېگەن سۆزىدە راستچىل بولسا، ئاللاھنىڭ غەزىپى ماڭا بولسۇن! دەيدۇ.

### 1105ـ سۇئال: لەنەت ئەيتىشىشتىن كيىنكى ئىشلارنىڭ بايانى

ئەر ـ خوتۇن ئىككىسى لەنەت ئېيتىشىپ بولغاندىن كېيىن قازى ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىدۇ. قازىنىڭ ئايرىۋېتىشى بىلەن ئايال يېڭىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان تالاق بولۇپ كېتىدۇ. قازى ئەر ـ خوتۇن ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىشتىن ئىلگىرى ئايال ئەرنىڭ ئەمرىدىكى ئايال ھېسابلىنىدۇ. لېكىن قازى ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىشتىن ئىلگىرىمۇ ئەرنىڭ ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى ياكى سۆيگەنگە ۋە قۇچاقلىغانغا ئوخشاش جىنسىي مۇناسىۋەتنىڭ باشلانغۇچلىرىنى قىلىشى ھارامدۇر. قازى تاكى ئەر ـ خوتۇن

ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋەتمىگىچە، ئەر ـ خوتۇن ئىككىسى لەنەت ئېيتىشىش بىلەن ئايرىلىپ كەتكەن ھىسابلانمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قازى ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىشتىن ئىلگىرى ئىككىسىنىڭ بىرى ئۆلۈپ كەتسە، ھايات قالغىنى ئۇنىڭدىن مىراس ئالالايدۇ.

ئايالى بىلەن لەنەت ئېيتىشقان ئەرنىڭ قازى ئۇنىڭ بىلەن ئايالىنىڭ ئارىسىنى ئايرىۋېتىشتىن ئىلگىرىمۇ ئايالى بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشى ھارامدۇر. ئايال لەنەت ئېيتىشقانلىق سەۋەبى بىلەن ئېرىگە مەڭگۈلۈككە ھارام بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر ئەر لەنەت ئېيتىشىپ بولغاندىن كېيىن ئۆزىنىڭ يالغان ئېيتقانلىقىنى ئىقرار قىلغان بولسا، بۇ ھالدا ئەر بوھتان چاپلىغۇچى ھېسابلىنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا بوھتان چاپلىغانلىقنىڭ جازاسى بېرىلىدۇ.

# توققۇزىنچى باپ. تالاقتىن كېينكى ئىشلارنىڭ بايانى

## 1106ـ سۇئال: يېنىششنىڭ بايانى

بىر ئادەم ئايالىنى، ئايالى ئىددەت ئىچىدە بولسىلا ئۇنىڭ بىلەن قايتا نىكاھسىزمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان بىر تالاق ياكى ئىككى تالاق قىلغان بولسا، ئايال مەيلى رازى بولسۇن مەيلى رازى بولمىسۇن ئايالىنىڭ ئىددىتى چىقىپ بولمىغانلا بولسا، ئۇ ئەرنىڭ ئۇ ئايال بىلەن يېنىششى ھەققى بار. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئۇلارنىڭ ئىددىتى توشقان چاغدا، ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە يېنىشىڭلار ياكى ئۇلار بىلەن چىرايلىقچە ئۈزلىشىپ كېتىڭلار، (يېنىشقان، ئاجراشقان چېغىڭلاردا) ئاراڭلاردىن ئىككى ئادىل گۇۋاھچىنى گۇۋاھ قىلىڭلار، خۇدالىق ئۈچۈن (توغرا) گۇۋاھ بولۇڭلار، بۇنىڭ بىلەن (يەنى بۇ ھۆكۈم بىلەن) اللهقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان ئېيتقان كىشىگە ۋەز ـ نەسىھەت قىلىنىدۇ، كىمكى اللهتىن قورقىدىكەن، الله ئۇنىڭغا چىقىش يولى بېرىدۇ [سۇرە تالاق ـ 2] تالاق قىلىنغان ئاياللار ئۈچ ھەيز ئۆتكۈچە ئىددەت تۇتىدۇ. ئەگەر ئۇلار اللهقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، بەچچىدانلىرىدىكى الله ياراتقان نەرسىنى (يەنى بالىنى ياكى ھەيزنى) يوشۇرۇشى دۇرۇس ئەمەس، ئۇلارنىڭ ئەرلىرى ئەگەر ئەپلىشىش قېلىشنى خالىسا، شۇ مۇددەت ئىچىدە ئۇلارنى قايتۇرۇپ كېلىشكە (باشقىلارغا قارىغاندا) ئەڭ ھەقلىقتۇر. ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئاياللارنىڭمۇ ھەقلىرى بار (يەنى ئاياللار مۇۋاپىق دەرىجىدە ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشى كېرەك، مۇۋاپىق دەرىجىدە مەجبۇرىيەتمۇ ئۆتىشى كېرەك). (ئاياللارغا مەھرى بېرىش ۋە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش مەجبۇرىيەتلىرى ئەرلەرگە يۈكلەنگەنلىكتىن) ئەرلەر ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇققا ئىگە. الله غالىبتۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر [سۇرە بەقەرە ـ 228].

يېنىشىش خۇددى بىر ئادەمنىڭ ئايالىغا، مەن سەن بىلەن يېنىشتىم ياكى مەن ئايالىم بىلەن يېنىشتىم دېگىنىگە ئوخشاش سۆز قىلىش ئارقىلىق بولىدۇ. يېنىششنىڭ سۆز ئارقىلىق بولىدىغانلىقى، بارلىق ئالىملارنىڭ ئارىسىدا بىرلىككە كەلگەن مەسىلىدۇر. يېنىشىش يەنە ئايال بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەنگە ياكى ئۇنى سۆيگەنگە ياكى ئۇنى شەھۋەت بىلەن تۇتقانغا ئوخشاش بىرەر ھەرىكەت ئارقىلىقمۇ بولىدۇ. تېنۇۋېلىشتىن ۋە كىشىلەرنىڭ تۆھمەت چاپلاپ قېلىشتىن ساقلىنىش ئۈچۈن يېنىشقانلىققا گۇۋاھچى تۇرغۇزۇش مۇستەھەپتۇر. چۈنكى كىشىلەر ئەرنى ئايالىنى تالاق قىلغۇەتتى، دەپ بىلىدۇ. ئۇ كېيىن ئايالى بىلەن بىر ئۆيدە ياشىسا كىشىلەرنىڭ ئۇنىڭغا تۆھمەت قىلىپ قېلىشى مۇمكىن. ئەگەر ئەر يېنىشقانلىققا گۇۋاھچى تۇرغۇزمىسىمۇ يېنىشىش توغرا بولىدۇ. قايتا نىكاھسىزمۇ يېنىششنىڭ مۇددىتى ئايال ئەڭ

ئاخىرقى قېتىملىق ھەيزىدىن پاك بولۇپ ئىددىتىدىن چىقىپ بولغاندىن كېيىن تۈگەيدۇ.

ئايالنى ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەن ئادەم ئايالى بىلەن تاكى ئۇ ئايال ئىددىتىدىن چىقىپ باشقا بىر ئەرگە ياتلىق بولۇپ ئۇنىڭ بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈپ ئاندىن ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ ئىددىتىنى چىقىرىپ بولغاندىن كېيىن قايتا نىكاھ قىلىپ يېنىشالايدۇ ئۈچ تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئايالنىڭ ئىككىنچى بىر ئەرگە ياتلىق بولۇشىنىڭ ئۈزىلا، ئۈچ تالاق قىلىۋەتكەن بىرىنچى ئەر بىلەن يېنىششقا يول ئېچىشقا يېتەرلىك ئەمەس. ئۇ ئايالنىڭ بارلىق ئالىملارنىڭ قارىشى بويىچە بىرىنچى ئەر بىلەن يېنىشالىشى ئۈچۈن چوقۇم ئىككىنچى ئەر بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەن بولۇشى شەرتتۇر. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: (قايتا يارىششقا بولىدىغان) تالاق ئىككى قېتىمدۇر، ئۇنىڭدىن كېيىن (خوتۇننى) چىرايلىقچە تۇتۇش، ياكى ياخشىلىق بىلەن (يەنى زۇلۇم قىلماي، يامان گېپىنى قىلماي، كىشىلەرنى ئۇنىڭدىن يىراقلاشتۇرماي) قويۇۋېتىش لازىم، اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى (يەنى ياخشى ئۆتەلمەسلىك، الله بەلگىلىگەن ئەر ـ خوتۇنلۇق ھوقۇقلىرىغا رىئايە قىلالماسلىق خەۋپى) بولمىسىلا، ئۆزۈڭلارنىڭ ئاياللىرىڭلارغا (مەھرى ئۈچۈن) بەرگەن مال ـ مۈلۈكتىن ھېچقانداق نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىش دۇرۇس بولمايدۇ. ئەگەر سىلەر ئۇلار (يەنى ئەر ـ ئايال) نىڭ اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالماسلىقىدىن قورقساڭلار، خوتۇننىڭ (تالاق خېتىنى ئېلىش مەقسىتىدە) مال بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ ئىككىسىگە (يەنى ئەر ـ خوتۇنغا) گۇناھ بولمايدۇ. ئەنە شۇلار اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇر، ئۇنىڭغا خىلاپلىق قىلماڭلار اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە خىلاپلىق قىلغۇچىلار زالىملاردۇر [229]. ئەگەر (ئۇ) ئۇنى (يەنى خوتۇننى) (ئۈچ قېتىم) تالاق قىلسا، (خوتۇن) باشقا ئەرگە تەگمىگىچە ئۇنىڭغا دۇرۇس بولمايدۇ، كېيىنكى ئەر ئۇنى تالاق قىلغاندىن كېيىن (ئىددىتىنى توشقۇزۇپ)، بۇرۇنقى ئەر بىلەن قايتا ياراشسا، ئۇلارغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر ئۇلار اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىگە رىئايە قىلالايدىغانلىقىنى (يەنى قايتا ياراشقاندىن كېيىن ياخشى ئۆتەلەيدىغانلىقىنى) تەسەۋۋۇر قىلسا، بۇ اللهنىڭ بەلگىلىمىلىرىدۇركى، الله ئۇنى بىلىدىغان (يەنى ئىشنىڭ ئاقىۋىتىگە پەمى يېتىدىغان) قەۋم ئۈچۈن بايان قىلىدۇ [230].(سۈرە بەقەرە)

## 1107ـ سوئال: ئىددەتنىڭ بايانى

ئىددەت دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن ساناش، دېگەنلىك بولىدۇ. ئىددەت دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن نىكاھنىڭ ئەسىرىنىڭ قالدۇقلىرى شۇ يەرگە كەلگەن ۋاقىتدا ئاياغلاشسۇن، دەپ شەرىئەت بەلگىلەپ، بەرگەن بىر مۇددەتتۇر.

ئىددەت تۇتۇشنىڭ لازىم بولۇشىنىڭ سەۋەبى بولسا، نىكاھلىنىپ بىرەر قېتىم بولسىمۇ جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزگەندىن كېيىن ئايرىلىپ كەتكەن بولۇشتۇر. شۇنىڭدەك يەنە نىكاھلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئەرنىڭ ئۆلۈپ كېتىشىمۇ ياكى جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزمىسىمۇ ئايال بىلەن خالىي بىر يەردە ئايرىم قېلىشىمۇ ئىددەت تۇتۇشنىڭ لازىم بولۇشىنىڭ سەۋەبلىرىدىن بولىدۇ.

ئىددەتنىڭ ھۆكمى ـ ئىددەت تۇتۇۋاتقان ئايالنىڭ ئېرىدىن باشقا بىر ئادەمگە ياتلىق بولۇشى، ئۇنىڭ تالاق قىلىنغان ئۆيدىن سىرتقا چىقىشى، ئۇنىڭ ئېرىنىڭ ئۇ ئايالنىڭ ھەمشىرىسىنى ياكى ھەمما ئاچىللىرىغا ئوخشاش يېقىن توغقانلىرىنى تاكى ئۇ ئايالنىڭ ئىددىتى چىقىپ بولغىچە ئېلىشى ھارامدۇر. ئۇ ئايالنى ئىددىتىنىڭ ئىچىدە تۇرغۇزۇپ يەنە تالاق قىلغىلى بولىدۇ. ئاللاھ تائالا

مۇنداق دېدى: «تالاق قىلىنغان ئاياللار ئۈچ ھەيز ئۆتكۈچە ئىددەت تۇتىدۇ. ئەگەر ئۇلار اﷲقا، ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىكەن، بەچچىدانلىرىدىكى اﷲ ياراتقان نەرسىنى (يەنى بالىنى ياكى ھەيزنى) يوشۇرۇشى دۇرۇس ئەمەس، ئۇلارنىڭ ئەرلىرى ئەگەر ئەپلىشىپ قېلىشنى خالىسا، شۇ مۇددەت ئىچىدە ئۇلارنى قايتۇرۇپ كېلىشكە (باشقىلارغا قارىغاندا) ئەڭ ھەقلىقتۇر. ئاياللىرى ئۈستىدە ئەرلەرنىڭ ھەقلىرى بولغىنىدەك، ئەرلىرى ئۈستىدە ئاياللارنىڭمۇ ھەقلىرى بار (يەنى ئاياللار مۇۋاپىق دەرىجىدە ھوقۇقتىن بەھرىمەن بولۇشى كېرەك، مۇۋاپىق دەرىجىدە مەجبۇرىيەتمۇ ئۆتىشى كېرەك). (ئاياللارغا مەھرى بېرىش ۋە ئۇلارنىڭ تۇرمۇشىنى قامداش مەجبۇرىيەتلىرى ئەرلەرگە يۈكلەنگەنلىكتىن) ئەرلەر ئاياللاردىن بىر دەرىجە ئارتۇقلۇققا ئىگە. اﷲ غالىبتۇر. ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر» [سۈرە بەقەرە-228].

ھەيز كۆرۈدىغان ئايال ئىددىتىنى چىقىرىش ئۈچۈن ئۈچ قېتىم ھەيز كۆرۈش لازىم. كىچىك قىزلارغا ۋە ھەيز كۆرۈشتىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەن چوڭ ئاياللارغا ئوخشاش ھەيز كۆرمەيدىغانلارنىڭ ئىددىتىنىڭ مۇددىتى ئۈچ ئايدۇر.

قورسىقىدا بار ئاياللارنىڭ ئىددىتى بالىنى تۇغۇش بىلەن چىقىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى:« ھامىلدار ئاياللارنىڭ ئىددىتى مەيلى قويۇۋېتىلگەن بولسۇن، مەيلى ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن بولسۇن بوشىنىش بىلەنلا تۈگەيدۇ، كىمكى اللەدىن قورقىدىكەن، الله ئۇنىڭ ئىشىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بېرىدۇ »

ئېرى ئۆلۈپ كەتكەن ئاياللارنىڭ ئىددىتى تۆت ئاي ئون كۈندۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئىچىڭلاردا ئۆزى ۋاپات بولۇپ ئاياللىرى قېلىپ قالغان كىشىلەر بولسا، ئاياللىرى تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتۇشى لازىم، ئىددىتى توشقاندىن كېيىن ئۆزلىرى توغرۇلۇق قائىدە بويىچە ئىش قىلسا، سىلەرگە (يەنى شۇ ئاياللارغا ئىگىدارچىلىق قىلغۇچىلارغا) ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. اﷲ سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەللىڭلاردىن خەۋەرداردۇر [234].

ئەگەر ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئايال قورسىقىدا بار ئايال بولسا، ئۇنىڭ ئىددىتى تۆت ئاي ئون كۈن بىلەن ئەمەس بالىنى قاچان تۇغسا، شۇ چاغدا چىقىدۇ.

ئىددەتنىڭ ۋاقتى تالاقتىن ۋە ئۆلۈمدىن كېيىنلا باشلىنىدۇ. ئايالنىڭ ئىددىتى ئايال ئۆزىنىڭ تالاق قىلىنغانلىقىنى ياكى ئېرىنىڭ ئۆلۈپ كەتكەنلىكىنى بىلمەي يۈرىۋەرگەن بولسىمۇ ئىددەتنىڭ مۇددىتى ئۆتۈپ كەتكەندىن كېيىن چىقىپ كېتىدۇ. چۈنكى ئىددەت بولسا بىر مۇددەتتۇر.

## 1108- سۇئال: قارىلىق تۇتۇشنىڭ بايانى

يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان تالاق قىلىنغان، ئۈچ تالاق قىلىنغان ۋە ئېرى ئۆلۈپ قالغان ئاياللارنىڭ ئەرنىڭ ئەمرىدە ياشاش نېمىتىدىن مەھرۇم قالغانلىقىغا كۆڭلى يېرىم بولغانلىقىنى ئىپادىلەش ئۈچۈن قارىلىق تۇتۇش ۋاجىبتۇر. قارىلىق تۇتۇش زىبۇ زىننەتلەردىن، ئەتىر ئىشلىتىشتىن، زىننەتلىك كىيىم كېچەكلەرنى كىيىشتىن، سۈرمە ۋە گىرىم ئىشلىتىشتىن يىراق تۇرۇش بىلەن بولىدۇ.

ئۇممۇ سەلەمەنىڭ قىزى زەينەپ مۇنداق دەيدۇ: ئەبۇ سۇفيانىنىڭ قىزى ئۇممۇ ھەبىبەگە دادىسىنىڭ ئۆلۈم خەۋىرى يەتكۈزۈلگەندە، ئۇ خۇشبۇي بىر نەرسە ئېلىپ كېلىشكە بۇيرۇدى ۋە كەلتۈرۈلگەن خۇشبۇي نەرسىنى بىلەكلىرىگە سۈردى. ئاندىن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەمنىڭ: اللەقا ۋە قىيامەت كۈنگە ئىمان كەلتۈرگەن ھەر قانداق ئايالنىڭ ئۆلگەن يېقىنى ئۈچۈن ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشى ھالال ئەمەس. پەقەت ئېرى ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتىدۇ، دېگەن سۆزىنى ئاڭلىمىغان بولسام، بۇ خۇشبۇي نەرسىلەرنى كەلتۈرۈپ ئىشلەتمەيتتىم، دېدى. (بۇخارى: 5345)

ئۇممۇ ئەتىييە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: بىز ئېرىمىزدىن باشقا يېقىنلىرىمىز ئۆلۈپ قالسا، ئۇنىڭغا ئۈچ كۈندىن ئارتۇق قارىلىق تۇتۇشتىن چەكلەندۇق، ئەمما ئېرىمىز ئۆلۈپ قالسا، ئۇنىڭغا تۆت ئاي ئون كۈن قارىلىق تۇتاتتۇق. قارىلىق تۇتقاندا سۈرمە تارتمايتتۇق، خۇشبۇي نەرسىلەرنى ئىشلەتمەيتتۇق، بويالغان كىيمنى كىيمەيتتۇق. ئەمما رەڭلىك يىپتىن توقۇلغان رەختتىن تىكىلگەن كىيىم بولسا، ئۇنى كىيسەك دۇرۇس بولاتتى. ھەيزدىن پاك بولۇپ، غۇسلى قىلماقچى بولساق، ئازراق خۇشبۇي نەرسە ئىشلىتىشكە بولاتتى. جىنازىنىڭ ئارقىسىدىن ئەگىشىپ مېڭىشتىن چەكلەنگەنىدۇق. (بۇخارى: 5341)

ئىددەت تۇتۇۋاتقان ئايالغا خېرىدار بولۇش ھارامدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئىددىتى توشمىغان ئاياللارغا ئۇلارنى ئالىدىغانلىقىڭلارنى بۇرۇتۇپ ئۆتسەڭلار ياكى بۇنى دىلىڭلاردا يوشۇرۇن تۇتساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئۇلارغا ئېغىز ئاچىدىغانلىقىڭلار اللهقا مەلۇمدۇر، لېكىن ئۇلار بىلەن يوشۇرۇن ۋەدىلىشىپ قويماڭلار، پەقەت (ئاشكارا ئېيتىلسا كىشى خىجىل بولمايدىغان) مۇۋاپىق سۆزنى قىلساڭلار بولىدۇ، ئىددىتى توشمىغىچە ئۇلارنى نىكاھىڭلارغا ئېلىشقا بەل باغلىماڭلار، بىلىڭلاركى، الله دىلىڭلاردىكىنى بىلىپ تۇرىدۇ، ئۇنىڭدىن (يەنى اللهنىڭ ئەمرىگە خىلاپلىق قىلىپ جازالىنىشتىن) ھەزەر قىلىڭلار، بىلىڭلاركى، الله ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، (اللهتىن قورقۇپ گۇناھتىن چەكلەنگەنلەرگە) ھەلىمدۇر (يەنى ئاسىيلىق قىلغانلارنى جازالاشقا ئالدىراپ كەتمەيدۇ) [سۈرەبەقەرە-235].

تالاقنىڭ ئىددىتىنى تۇتۇۋاتقان ئايال مەيلى كېچىدە بولسۇن مەيلى كۈندۈزدە بولسۇن ئۆيىدىن چىقمايدۇ. ئىددەت تۇتۇش جەريانىدا ئۇنىڭ تەمىناتلىرىنى ئېرى بېرىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئۇلارنى (يەنى قويۇۋېتىلگەن ئاياللىرىڭلارنى) قۇدرىتىڭلارنىڭ يېتىشىچە ئۆزۈڭلار ئولتۇرۇۋاتقان جايىڭلارنىڭ بىر قىسمىدا ئولتۇرغۇزۇڭلار، ئۇلارنى تەڭلىكتە قالدۇرۇش ئۈچۈن زىيان يەتكۈزمەڭلار (يەنى ئۇلارنى چىقىپ كېتىشكە مەجبۇرلاش ئۈچۈن تۇرالغۇ جەھەتتىن، نەپىقە جەھەتتىن قىسماڭلار)، ئەگەر ئۇلار ھامىلىدار بولسا، بوشانغانغا قەدەر ئۇلارنى تەمىنلەڭلار، ئەگەر ئۇلار سىلەر ئۈچۈن (بالىلىرىڭلارنى) ئېمىتىپ بەرسە، ئۇلارنىڭ (ئېمىتىش) ھەققىنى بېرىڭلار، ھەققانىي ئاساستا ئۆزئارا مەسلىھەتلىشىڭلار، ئەگەر پىكىردە كېلىشەلمىسەڭلار، ئۇنى (يەنى بالىنى) باشقا بىر ئايال ئېمىتسۇن [سۈرە تالاق-6]

**1109- سوئال: بالىنىڭ نەسەبى توغرىسىدا**

بالىنىڭ نەسەبىنىڭ بىر - بىرى بىلەن ئارىلىشىپ كېتىشى ياكى يوق بولۇپ كېتىشى نۇرغۇنلىغان ئەخلاقىي ۋە ئىجتىمائىي پىتنە پاساتلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئۇ ئائىلە مۇناسىۋىتىنىڭ يىمىرىلىشىگە، جەمىيەتتە بۇزۇقچىلىقنىڭ كەڭ تارقىشىغا، ئەخلاقتا چىرىكلىشىشكە ۋە ئىقتىساد ئىشلىرىدا قالايمىقانچىلىقنىڭ ئومۇملىشىشىغا سەۋەب بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى بالىلارنىڭ نەسەبىنى ساقلايدىغان ۋە ئۇنى قوغدايدىغان بارلىق

ئامىللارنى يول قويۇشقا ئىنتايىن ئەھمىيەت بەردى. مەسىلەن، ئىسلام دىنى بالىلارنىڭ نەسەبىنى ساقلاش ۋە ئۇنىڭ يوق بولۇپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن مەيلى تالاق قىلىنغانلىق ياكى نىكاھنى بۇزغانلىق ياكى ئېرى ئۆلۈپ قالغانلىق سەۋەبى بىلەن بولسۇن ئېرىدىن ئايرىلىپ كەتكەن ئايالغا ئىددەت تۇتۇشنى پەرز قىلدى.

ئىسلام دىنى بالىلارنىڭ نەسەبىنى ساقلاش ئۈچۈن زىنانى ۋە باشقىلارنىڭ بالىسىنى بېقىۋېلىپ ئۇنى ،ئۆز بالام دەپ داۋا قىلىشنى هارام قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر ئادەمنىڭ ئۆزىنى ئۆز نەسلىنى تاشلاپ باشقا ئادەمنىڭ نەسلىگە نىسبەت بېرىشىنى هارام قىلدى ۋە شۇنداق قىلىشنى چوڭ گۇناھلارنىڭ قاتارىدىن ساندى.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى ئۆز دادىسىدىن باشقا بىرىنى ئۆزىگە دادا قىلىۋالسا ياكى ئۆز خوجايىنىدىن باشقا بىرىنى ئۆزىگە خوجايىن قىلىۋالسا، اللەنىڭ لەنىتى تاكى قىيامەت كۈنىگىچە ئۇنىڭغا يېغىپ تۇرىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد 5115)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇنىڭدەك يەنە نەسەبكە تىل تەككۈزۈشنىمۇ هارام قىلدى.

## 1110ـ سوئال: بالىنى تەربىيلەش توغرىسىدا

ئەگەر ئايال بالاغەتكە يەتكەن، ئەقلى هۇشى جايىدا، ئىشەنچىلىك، بالىنى تەربىيەلەيدىغان ۋە ئېرىدىن ئايرىلىپ كەتكەندىن كېيىن ئىككىنچى ئەرگە ياتلىق بولمىغان ئايال بولسا، بالىنى تەربىيلەش ھەققى ئايالنىڭدۇر. ئەگەر ئايال زىناخورلۇق قىلىدىغان ياكى ناخشىچى ياكى ئوغرىلىق قىلىدىغان ئايالغا ئوخشاش بالىنى زايا قىلىۋېتىدىغان دەرىجىدە ئەخلاقلىقسىز ئايال بولسا، بالىنى تەربىيلەش هوقۇقى ئۇ ئايالغا بېرىلمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بۇ ھەق كاپىر ئايالغا، ناماز ئوقۇمايدىغان پاسىق ئايالغا، بالىغا مەھرەم كەلمەيدىغان يات ئادەم بىلەن ئۆيلەنگەن ئايالغىمۇ بېرىلمەيدۇ. مەيلى ئانىسى بولسۇن مەيلى باشقا ئايال بولسۇن بالىنى تەربىيلەپ بەرگەن ئايال بالىنى تەربىيلەپ بەرگەنلىكى ۋە ئۇنى ئېمىتكەنلىكى ئۈچۈن ئىش ھەققى ئېلىشقا ھەقلىق بولىدۇ. بالىغا كېتىدىغان تەمىناتىمۇ شۇ ئايالغا بېرىلىدۇ.

ئەگەر بالىنىڭ ئانىسى ئۆلۈپ كەتكەن ياكى بالىنى ئۆزىنىڭ تەربىيەسىگە ئېلىشقا ئۇنىمىغان ياكى بالىنى تەربىيلەش ھەققىدىن ۋاز كەچكەن، ياكى بالىغا يات كېلىدىغان بىر ئادەم بىلەن ئۆيلەنگەن بولسا، بۇ هالدا بالىنى تەربىيلەشنىڭ هوقۇقى ئانىنىڭ ئانىسىغا يۆتكىلىدۇ. ئەگەر ئانىنىڭ ئانىسى بولمىسا دادىنىڭ ئانىسىغا يۆتكىلىدۇ. ئەگەر دادىنىڭ ئانىسى بولمىسا، بالىنىڭ ئانىمۇ بىر، دادىمۇ بىر ھەمشىرىسىگە يۆتكىلىدۇ. ئەگەر بالىنىڭ ئۇنداق ھەمشىرىسى بولمىسا، بالىنىڭ ئانا بىر ھەمشىرىسىگە يۆتكىلىدۇ. بالىنى تەربىيلەشكە بالىنىڭ ئانا تەرەپتىن بولغان ئۇرۇق تۇغقانلىرى ئۇنىڭ دادا تەرەپىدىن بولغان تەرەپتىن بولغان ئۇرۇق تۇغقانلىرىغا قارىغاندا ھەقلىقتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بالىنىڭ ئانا تەرىپىدىن بولغان هامما ئاچىلىرى ئۇنىڭ دادا تەرەپتىن بولغان هامما ئاچىلىرىغا قارىغاندا بالىنى تەربىيلەيدىغانلارنىڭ ئالدىنقى قاتارىدا كېلىدۇ. ئەگەر كىچىك بالىنىڭ ھەمشىلىرى ياكى هامما ئاچىلىرى ئىشەنچىسىز بولسا، كىچىك بالا تەربىيلەش ئۈچۈن ئۇلارغا تاپشۇرۇلۇپ بېرىلمەيدۇ.

بالىنى ئۆز تەربىيسىگە ئالغان ئايال مەيلى بالىنىڭ ئۆز ئانىسى بولسۇن مەيلى باشقا ئايال بولسۇن ئەگەر بالا ئوغۇل بولسا، بالىنى ھەتتا بالا ئايالدىن بىھاجەت بولغان ياشقا كىرگىچە تەربىيلەش ھەققى بار. ئۇ ياش بولسا يەتتە ياشتۇر. ئەگەر بالا قىز بولغان ۋە ئۇنى تەربىيلەيدىغان

ئايال قىزنىڭ ئانىسى ياكى چوڭ ئانىسى بولغان بولسا، ئۇلارنىڭ قىزنى تاكى قىز ھەيز كۆرۈدىغان ياشقا كىرگىچە تەربىيلەش ھەققى بار. ئەگەر قىزنى تەربىيلەيدىغانلار قىزنىڭ ئانىسىدىن ياكى چوڭ ئانىسىدىن باشقا ئايال بولسا، ئۇ ئايالنىڭ قىزنى تاكى ئۇ قىز ئەرلەر ئۇنى ھەۋەس قىلغىدەك ياشقا كىرگىچە تەربىيلەش ھەققى بار.

ئەگەر بىر ئايال ئېرى بىلەن يېنىشىش ئۈچۈن قايتا نىكاھ كېرەك بولىدىغان تالاق بىلەن ئايرىلىپ كەتكەن بولسا، ئايال بالىنى تەربىيلەش ھەققىگە ئېرىدىن ئايرىلىپ كەتكەندىن كېيىنلا ئېرىشىدۇ. چۈنكى ئايال مەزكۇر تالاق بىلەن تالاق قىلىنىپ كەتكەنلىكى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئەر بىلەن ھېچقانداق ئالاقىسى قالمىغان بولىدۇ. ئەمما ئايال ئىددەت ئىچىدىلا بولسا ئېرى ئۇنىڭ بىلەن قايتا نىكاھسىزمۇ يېنىشقىلى بولىدىغان تالاق بىلەن تالاق قىلىنىپ كەتكەن ئايالنىڭ، بالىنى تەربىيلەش ھوقۇقىغا ئېرىشىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئىددىتىنىڭ چىقىپ بولغان بولۇشى لازىم.

ئەگەر ئەر ئۇ ئايالنى باشقا بىرسى بىلەن ياتلىق بولدى، دەپ داۋا قىلغان، ئەمما ئايال بۇنى ئىنكار قىلغان بولسا، بۇ ھالدا ئايالنىڭ سۆزى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. ئەمما ئەگەر ئايال ئۆزىنىڭ باشقا بىرسىگە ياتلىق بولغانلىقىنى، لېكىن ئۇنىڭدىن ئايرىلىپ كەتكەنلىكىنى ئىقرار قىلغان بولسا، بۇ ھالدا ئەگەر ئايال بىر كىشىنى بۇ مېنىڭ ئېرىم، دەپ تەيىن قىلمىغان بولسا يەنە ئايالنىڭ سۆزى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ. ئەگەر ئايال بىر كىشىنى بۇ مېنىڭ ئېرىم، دەپ تەيىن قىلغان بولسا، بۇ ھالدا ئەرنىڭ ئايال ھەققىدە دېگەن سۆزىگە ئىشىنىش لازىم.

# ئونىنچى باپ. ئائىلىگە مۇناسىۋەتلىك باشقا مەسىلىلەرنىڭ بايانى

## 1111ـ سوئال: ئەۋرەتنىڭ تونۇشتۇرۇلىشى

ئەۋرەت ــ ئىنساننىڭ ئېچىلىپ قالسا ئېيىپ سانىلىدىغان ۋە ئۇنىڭغا قاراشتىن ھايا قىلىنىدىغان ئورگانلىرى دېمەكتۇر.

ئايال كىشىنىڭ ئەۋرەت ئەزالىرى ـ ئۇنىڭ يۈزى، ئىككى قولى ۋە ئىككى پۇتىدىن باشقا جايلىرىنىڭ ھەممىسىدۇر. ئايال كىشى ئۈچۈن بولۇپمۇ نامازدا تۇرغىنىدا، كەڭ، ئازادە ۋە قىيام، رۇكۇ، سەجدىلەردە ئىككى قەدىمىنى يېپىپ تۇرغۇدەك ئۇزۇن كىيىملەرنى كىيىشى، يۈزى ۋە قوللىرىدىن باشقا ئەزالىرىنى كۆرسەتمەسلىكى شەرتتۇر. ئەگەر ناماز ئەسناسىدا يۈزى، قوللىرى ۋە پۇتلىرىدىن باشقا ئەزالىرى ئېچىلىپ قالسا، ئۇنىڭ نامىزى بۇزۇلغان بولىدۇ. ئۇنى ۋاقتىدا قايتىلىشى كېرەك بولىدۇ.

ئەمما تېخى ئادەت كۆرۈش يېشىغا يەتمىگەن نارىسىدە قىزلارنىڭ نامازدا بولسۇن، ياكى ناماز سىرتىدىكى نورمال ۋاقىتلاردا بولسۇن، بەزى ئەۋرەت ئەزالىرى ئېچىلىپ قالسىمۇ، ئۇلارغا گۇناھ بولمايدۇ ۋە ئوقۇغان نامازلىرىمۇ بۇزۇلمايدۇ. بەلكى دۇرۇسلۇق بىلەن ئادا تاپىدۇ. ئەمما قىزلار كىچىك بولسىمۇ، ئەۋرەت ئەزالىرىنى يېپىپ تۇرىدىغان كىيىملەرنى كىيىپ يۈرسە ياخشىدۇر. چۈنكى قىزلار كىچىكىدىن ئىسلامىي كىيىنىش ۋە باشقىمۇ ئىسلامىي قائىدىلەرگە ئۆزىنى كۆندۈرسە، كېيىن چوڭ بولغاندىمۇ، ئۇلارغا بۇئىشلار قىيىن كۆرۈنمەيدۇ.

يوقىرىقىلار ئاياللارنىڭ نامىزدىكى ۋە نامازدىن سىرتقى نورمال ھاللاردىكى كىيىنىش تەرتىپى بولۇپ، يات ئەرلەرنىڭ يېنىدا شۇ بويىچە كىيىنىدۇ. ئەمما ئاياللارنىڭ ئايال جىنسلار بىلەن ئۆز مەھرەملىرىنىڭ يېنىدا كىيىنىش تەرتىپى بولسا، تىزى بىلەن كۆكسىنىڭ ئارىسىنىلا يۆگىشى بىلەن كۇپايە قىلىدۇ. باشقا پۈتۈن ئەزالىرى ئەۋرەت سانالمايدۇ. لېكىن شۇنداقتىمۇ ئاياللارنىڭ

ئايال جىنسلار ۋە ئۆز مەھرەملىرى ئارىسىدا بولسىمۇ، ئوزۇن ۋە تولۇق كىيىنىشلىرى ئىسلامىي ئەخلاقنىڭ جۈملىسىدىندۇر. چۈنكى، تۇغقانلىرى بولغان ئەرلەر ئۇنىڭ قانچىلىك يېقىن ئۇرۇق - تۇغقىنى بولسىمۇ، يەنىلا ئىنساندۇر. ئەگەر ئۇ دىيانىتى ئاجىز، ئەخلاقى ناچار، ۋىجدانى ئۆلگەن بىرى بولسا، ئۆزىنىڭ تۇغقانلىرىغىمۇ شەھۋانىي ھەۋىسى بىلەن قاراپ، ئۇنىڭدىن لەززەت ئېلىشتىن ئىككىلەنمەيدۇ.

## 1112 - سۇئال: ئاياللارنىڭ ئاۋازى ئەۋرەت ئەمەس

بەزى ئالىملار ئاياللارنىڭ ئاۋازىدىكى نازاكەتلىكنى كۆزدە تۇتقان ھالدا، ئاياللارنىڭ ئاۋازى ئەۋرەت دەپ قارىغان. ئەمما ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى ۋە پۈتۈن مەزھەپ پېشۋالىرى ئاياللارنىڭ ئاۋازى ئەۋرەت ئەمەس دەپ قەيت قىلغان. بىراق ئاياللارنىڭ قايسى بىر نامازغا ئەزان ئېيتىشى، ئەرلەرگە قۇرئان تىلاۋەت قىلىشى جائىز ئەمەستۇر. ئاياللارنىڭ ئەدەپ ـ ئەخلاق ئىچىدە يات ئەرلەرگىمۇ نورمال سۆزلەرنى سۆزلىشى، ئېلىم - سېتىم ئىشلىرىنى بېجىرىشى، ئۇلاردىن ئىلىم - مەرىپەت ئۆگىنىشى، ئۇلارغىمۇ ئۆگىتىشى جائىزدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا ياشىغان ساھابە ئاياللارمۇ ۋە كېيىنكى دەۋرلەردىكى مۆئمىن ئاياللارمۇ ئەرلەرگە ھەدىس ۋە تارىخلارنى رىۋايەت قىلىپ، سۆزلەپ بەرگەن. شۇنىڭدەك ئۆزىنىڭ جورىسىگە ۋە مەھرەملىرىگە ئەدەپلىك ناخشا - شېئىر ۋە قوشاقلارنى ئېيتىپ بېرىشى جائىزدۇر. ئەمما بۈگۈنكى كۈندىكى رادىئو دولقۇنلىرى ۋە تېلېۋىزىيە قاناللىرىدىن بېرىلىۋاتقان ناخشىلار ئىنسانلارنىڭ قەلبلىرىنى كىرلەتىدىغان، كۆڭۈللىرىنى مەشغۇل قىلىدىغان ۋە ئۇلارنى ھەرخىل ۋەسۋەسىلەرگە ئۈندەيدىغان، شەيتانىي ۋاستىلەردۇر. مۇمكىن قەدەر بۇلارغا بېرىلمەسلىك كېرەك.

## 1113 - سۇئال: ئاياللارنىڭ رومال ئارتىشى (ھىجاب)نىڭ ئەھمىيىتى

مۇسۇلمان ئاياللىرىنىڭ باشلىرىغا رومال ئارتىپ چاچلىرىنى، بويۇنلىرىدىكى ۋە قۇلاقلىرىدىكى زىننەتلىرىنى يېپىپ يۈرۈشى ئىسلامىيەتنىڭ شۇئارى، تەقۋالىقنىڭ كىيىمى، ئالىيجاناپلىقنىڭ بەلگىسى، ھۆرمەت - ئىززەتنىڭ نىشانىسى ۋە ئەخلاقنىڭ دەلىلىدۇر. ئىسلام شەرىئىتىدە بۇيرۇلغان رومال ئارتىش مۇسۇلمان ئاياللىرىنى ھەرتۈرلۈك ئازارلاردىن، پەسكەشلىكلەردىن قوغدىغاندەك، خۇسۇسەن، مۇسۇلمان قىزلىرىنىڭ ھايا، نومۇس ۋە ئىپپەت ئىچىدە تېخىمۇ قەدىر - قىممەتلىك ھەم كۆركەملىك بولۇشىنى تەمىن ئېتىش بىلەن بىرۋاقىتتا، ئۇلارنى يامان ئاقىۋەتلەردىن ساقلاپ قالىدۇ.

رومال ئاياللارنى ھۆرمەتلىك، ئېتىبارلىق، ئېسىل مەرتىۋىلەرگە كۆتۈرۈشنىڭ بىر ۋاستىسىدۇر. ئىسلام دىنى ئاياللارغا رومال ئارتىشنى پەرز قىلىش بىلەن بىرگە، ئۇلارغا قارىغۇلارچە دوراmچىلىق قىلىشتىن توسىدىغان ئىلمىي ۋە مەدەنىي بىر دىننى ئۆگەتتى. ئاللاھقا ئىتائەت قىلىدىغان، ئىنسانىيەتكە پايدىلىق بولغان پەزىلەتلىك بىر جەمئىيەتنى تەسىس قىلىش ئۈچۈن، ئاياللارنىڭ تۆھپىلىرى ئاز بولمايدۇ. چۈنكى ئاياللار جەمئىيەتتىكىلەرنىڭ ھەممىسىنىڭ ئانىلىرى. بالىلار ئانىلارنىڭ تەربىيىسىنى ئەڭ ئاۋۋال قوبۇل قىلغۇچىلاردۇر.

## 1114 - سۇئال: ئاياللارنىڭ رومال ئارتىشنىڭ بۇيرۇلۇشى

ئاللاھ ئاياللارنىڭ رومال ئارتىشىنى ھىجرىيىنىڭ 5 - يىلى پەرز قىلىپ بويرۇغان. قۇرئاننىڭ كۆپ ئايەتلىرى بۇ ھۆكۈمنى تەكىتلىمەكتە: «مۆئمىن ئاياللارغا ئېيتقىنكى، نامەھرەملەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن، ئەۋرەتلىرىنى ياپسۇن، كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان قىسمىدىن باشقا زىننەتلىرىنى

ئاشكارىلىمىسۇن. لىچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن.» (نۇر سۈرىسى 31 ـ ئايەت).

بۇ ئايەتلەرنىڭ چۈشىشى ئارقىلىق مۇسۇلمان ئاياللار بىلەن جاھىلىيەت (ئىسلامىيەتتىن بۇرۇنقى دەۋر) ئاياللىرىنىڭ پەرقى ئېنىق ئوتتۇرىغا چىقتى. رومال ئارتقان ئاياللارنىڭ دىندار، تەقۋا ۋە پەزىلەتلەرگە ئۆلگە ئاياللار بولغانلىقى ھەممىگە ئايان بولدى. رومال ئارتىشنىڭ پەرز بولۇشى مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ ئىبادەت، ئەخلاق، مۇئامىلات ۋە باشقىمۇ پۈتۈن پائالىيەتلىرىدە ئالاھىدە يېڭى تەسىرلەرنى كۆرسەتتى. پۈتۈن مۇسۇلمانلار بۇ ئايەتلەردىن رومال ئارتىشنىڭ پەرز ئىكەنلىكىنى ئۆگىنىپ، ئۆزلىرىنىڭ خوتۇن ـ قىزلىرىغا رومال ئارتىشنى تەۋسىيە قىلىپ كەلدى. ئۇممە سەلىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىندۇكى، ئۇ مۇنداق دېگەن: "ئاللاھنىڭ ئاياللارغا رومال ئارتىشنىڭ پەرزلىكىنى ئېلان قىلغان ئايىتى چۈشكەندىن كېيىن، مۇسۇلمان ئاياللار باشلىرىغا رومال ئارتىپ ئاللاھنىڭ ئەمرىنى جان دىل بىلەن بەجا كەلتۈردى."

**1115 ـ سۇئال: ھايۋانى گۈزەللىك بىلەن ھىجابىي گۈزەللىكنىڭ پەرقى ۋە پەزىلىتى**

ئىسلام دىنى رومال ئارتىش ئەمرىنى بويرۇش ئارقىلىق ئىنسانلارنى ھايۋانىي گۈزەللىكلەردىن ھۆرمەتلىك ئىنسانىي گۈزەللىككە كۆتۈردى. چۈنكى ئۇچۇقلۇقتىكى گۈزەللىكلەر ھايۋانى گۈزەللىك بولۇپ، ئۇنىڭغا ئەخلاقتىن نېسىۋىسى بولمىغان بەزى ئىنسانلار ھايۋانىي ھەۋەسى ۋە ئىشتىھاسى بىلەن قارايدۇ. ئونىڭغا قاراپ ھۇزۇرلىنىدۇ. ھەتتا خىيالىدا، ئۇنى يالىڭاچلاپ، ئۇنىڭ ھەرتەرىپىگە بېقىشتىن ھۇزۇر ئالىدۇ. ئەمما پەردە ئىچىدىكى گۈزەللىك بولسا، پاك، تازا، قىممەتلىك ۋە ئېتىبارلىق گۈزەللىك بولۇپ، ئىنسانىي روھقا ئىگە بولغان ھەرقانداق كىشى ھېسسىياتىدا، پىكىر ـ خىيالىدا ئۇنى ئەڭ گۈزەل دەپ بىلىدۇ، ئۇنىڭغا ھۆرمەت قىلىدۇ، ئۇنىڭدىن ھايا قىلىدۇ. چۈنكى، گۆھەرنى ھەركىم كۆرەلمىگىنى ئۈچۈن، دۇنيادا ئۇ شۇنچىلىك قىممەتلىك ۋە قەدىرلىك سانىلىدۇ.

**1116 ـ سۇئال: رومالنىڭ ئىسلام شەرىئىتىدىكى ئۆلچىمى**

رومالنىڭ ئۆلچىمى ــ ئۇنىڭ چاچنى، ئىككى قۇلاق بىلەن بويۇننى زىننەت بويۇملىرى بىلەن قوشۇپ يۆرگەپ تۇرىدىغان كەڭرەك، ئېسىل بولغان ياغلىقتىن ئىبارەتتۇر.

ئاياللارنىڭ يۈزىنى يۆرگىشى شەرت ئەمەس. شۇنىڭدەك، يۈزىگە نىقاپ ياكى چۈمبەل كىيىۋېلىشقىمۇ ھاجەت يوق. چۈنكى بۇلار ئەرەب يېرىم ئارىلىدىكى ئاياللارغا خاس مىللىي ئۆرپ ـ ئادەتتۇر. مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھتىن ئېلىپ كەلگەن شەرىئەتنىڭ ئاساسلىق مەنبەئى بولغان قۇرئاندا، ئاللاھ مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ يۆرگىنىشىنىڭ قانۇنلۇق سىستېمىسىنى كۆرسىتىپ مۇنداق دەيدۇ: «(ئاياللار) كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان قىسىمدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىسۇن. لىچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن». تەپسىرشۇناس ئالىملارنىڭ پېشۋاسى بولغان ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ ئايەتنىڭ تەپسىرىدە، ئاياللارنىڭ "كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان قىسمى "دىن مەقسەت: ئۇلارنىڭ يۈزى ۋە ئىككى قولى دېمەكتۇر، دەيدۇ. فىقھشۇناس ئالىملار بۇ مەسىلىدە ئىختىلاپلاشقان: ئىمام ئەزەم بىلەن ئىمام شافىئى ئىبنى ئابباسقا ئەگىشىپ ئاياللارنىڭ يۈزى بىلەن ئىككى قولى ئەۋرەت ئەمەس دەپ قارايدۇ. ئىمام ئەھمەدمۇ بىر رىۋايەتكە كۆرە، يۇقىرىقى ئىككى مەزھەپنىڭ رايىنى كۈچلەندۈرگەن. ئۇنىڭ قارىشىچە، چاچنى قۇلاق ۋە بويۇننى پۈتۈن زىننەتلىرى بىلەن يېپىپ تۇرىدىغان بولىشىدۇر. ئەگەر رومال بىز سۆپەتلىگەندەك بولماستىن، ئاياللارنىڭ بېشىنىڭ چوققىسىنىلا ياپىدىغان رومال بولسا، ئۇنى بىز ئادەتتىكى ياغلىق دەيمىز. ئۇ، شەرىئەت بەلگىلەپ بەرگەن ئىسلامىي رومال قاتارىغا كىرمەيدۇ.

## 1117ـ سوئال: رومال ئارتىش قالاقلىق ئەمەس

بەزى جاھىل كىشىلەر ئىسلام دىنىدىكى رومال ئارتىش مەسىلىسىنى چۈشەنمەستىن، «ئۇنى ئاياللارنىڭ ئەركىنلىكىنى چەكلىگەنلىك، ئېغىر تۆزۈم»، «قەدىمىي ئادەت» دەپ ئېيىپلاشقا ئالدىرايدۇ. ئىسلام دۇنياسىدا بۇنداق خاتا چۈشەنچىلەر ۋە تۆھمەتلەر تۈپەيلىدىن قىسمەن پىتنە ـ پاساتلار يۈز بېرىپ كەلمەكتە. ئەمەلىيەتتە بولسا، ئىسلام دىنى ئاياللارنىڭ قەدىر ـ قىممىتىنى ۋە ئىززەت ـ ئابرويىنى كۆتۈرگەن بىرلا دىندۇر.

ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇن ئاياللارنىڭ ھالى خاراپ، قىممىتى يوق، ئۆزلىرى شاقاۋەتتە ئىدى. ئەمما ئىسلام دىنى دۇنياغا كېلىشى بىلەن ئاياللارنىڭ قەدرى كۆتىرىلدى. ئۇلارنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى ئېتىراپ قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئىنسانىيەت نەسلىنىڭ داۋام قىلىشىدىكى ئىككى ئۇنسۇرنىڭ بىرى ۋە ھەرقانداق بىر جەمئىيەتنىڭ ئاساسىدىكى ئىككى چوڭ تەركىبنىڭ بىرى ئېكەنلىكىنى ئىسلام دىنى بىرىنچى بولۇپ ئېلان قىلدى. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئى ئىنسانلار سىلەرنى بىر ئىنساندىن (يەنى ئادەم ئەلەيھىسسالامدىن) ياراتقان، شۇ ئىنساندىن (يەنى ئۆز جىنسىدىن) ئۇنىڭ جۈپتىنى (يەنى ھەۋۋانى) ياراتقان ۋە ئۇلاردىن نۇرغۇن ئەر ـ ئاياللارنى ياراتقان پەرۋەردىگارىڭلاردىن قورقۇڭلار.» (نىسا سۈرىسى 1 ـ ئايەت)

ئىسلام دىنىنىڭ مۇسۇلمان ئاياللارغا ئاتا قىلغان ئەڭ كاتتا ھەدىيەلىرىدىن بىرى شۇكى، ئۇلارغا ئۆزلىرىنىڭ كارامىتىنى، ھۆرمەت ـ ئىززىتىنى، قەدىر ـ قىممىتىنى ساقلايدىغان، ئاياللىقىغا لايىق، ئېسىل، كۆركەملىك ئىسلامىي رومالنى پەرز قىلدى. مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ رومال ئارتىشلىرى ھەرگىزمۇ قالاقلىقنىڭ بەلگىسى ئەمەس. بەلكى ئەزىزلىقنىڭ، ھۆرمەت ئېتىبارنىڭ نىشانىسىدۇر. ئىسلامىي رومالنىڭ مەدەنىيەتلىك بولۇشقا ھېچقانداق توسقۇنلۇقى يوقتۇر. بەلكى بۇ ئۆزى ئەڭ ئېسىل ۋە كۆركەملىك بىر مەدەنىيەت بولۇپلا قالماستىن، ئاياللارنىڭ زىننىتى ھەم ھۆرمىتىنىڭ بەلگىسىدۇر. ئىسلام دىنىدىكى رومال ئارتىش مەسىلىسىگە بەزى غەرب يازغۇچىلىرىمۇ قايىل بولۇپ، ئۇنى ماختاپ مۇنداق يازىدۇ: "ئىسلام دىنىدىكى ئاياللارنىڭ رومال ئارتىش مەسىلىسى ئاياللارغا بولغان ئىشەنچىسىزلىكتىن ئەمەس، بەلكى بۇ، ئاياللارنى ئۇلارغا تېگىشلىك بولغان ئىززەت، ئېھتىرام بىلەن قوغداشنىڭ بىر ۋاسىتىسىدۇر ."

## 1118ـسوئال: ۋاقىتلىق نىكاھ ئۇقۇمى

ۋاقىتلىق نىكاھلىنىش ـ ئەر ـ ئايال ئىككىسىنىڭ مەلۇم ۋاقىتقىچىلىك ئەر ـ خوتۇن بولۇپ ئۆتۈشكە ئىتتىپاقلىششى نەتىجىسىدە نىكاھلىنىشى دېمەكتۇر. نىكاھلىنىشتا ۋاقىتنى ئېنىق سۆزلىمىسىمۇ، كۆڭلىدە ۋاقىتلىق نىكاھلىنىشنى مەقسەت قىلىپ ئۆيلەنگەن كىشىنىڭ نىكاھىمۇ مەيلى ئۇ ئەر بولسۇن، مەيلى ئايال بولسۇن ۋاقىتلىق نىكاھ سانىلىدۇ.

## 1119ـ سوئال: ۋاقىتلىق نىكاھنىڭ يولغا قويۇلۇشىنىڭ سەۋەبى

توي قىلماق ئىسلامدا ھەر ئىككى تەرەپنىڭ داۋاملىق بىللە ياشاش نىيىتىگە تايىنىدىغان مۇستەھكەم رىشتە ھەم مۇھىم كېلىشىمدۇر. قۇرئان كەرىم بايان قىلغان كۆڭۈل خاتىرجەملىكى، سۆيگۈ ۋە مېھىر ـ شەپقەت مېۋىسىنى قولغا كەلتۈرمەك ئۈچۈن ھەر ئىككى تەرەپتە مەڭگۈ بىللە ياشاش نىيىتى بولىشى لازىم. بۇ جۈپلىششنىڭ غايىسى نەسىللىنىش ۋە ئىنسان جىنسىنىڭ دۇنيانى گۈللەندۇرۇش ئۈچۈن داۋاملىششىدۇر. «ئاللاھ سىلەر ئۈچۈن خوتۇنىڭلارنى ئۆز تېپىڭلاردىن ياراتتى، سىلەر ئۈچۈن ئۇلاردىن ئوغۇللارنى ۋە نەۋرىلەرنى ياراتتى.» [نەمل سۈرىسى

72ـ ئايەت]

ئەمما ۋاقىتلىق نىكاھ بولسا، ئەر بىلەن ئايالنىڭ مۇددەتلىك باغلىنىشىدىن ئىبارەت بولغاچقا، بىز يۇقىرىدا بايان قىلغان مەنە بۇنىڭدا تېپىلمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋاقىتلىق نىكاھقا ئىسلام قانۇنى پۈتۈنلەي بەلگىلىنىپ بولۇشتىن ئىلگىرى سەپەرگە ۋە غازاتقا چىققان چاغلاردا رۇخسەت قىلغان، كېيىن ئۇنى مەڭگۈ هارام قىلىۋەتكەن.

بۇنداق نىكاھنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ سەۋەبى: ئۇ چاغدىكى كىشىلەر جاهىلىيەتتىن ئىسلامغا يۆتكىلىش باسقۇچىدا ئىدى، جاهىلىيەت دەۋرىدە زىنا كەڭ تارقالغان ئىدى، ئىسلامىيەت كېلىپ كىشىلەرنى جىهادقا ئاتلىنىشقا سەپەرۋەر قىلغاندا ئۇلارغا ئاياللىرىدىن ئايرىلىپ سەپەر قىلىش قىيىن بولغان، چۈنكى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئىمانى كۈچلۈك ئىرادىلىك كىشىلەر بولغىنىدەك ئىمانى ئاجىز مۇسۇلمانلارمۇ بار ئىدى، بۇنداق ئىمانى ئاجىز كىشىلەرنىڭ قەبىھ زىنا يولغا كىرىپ قېلىشىدىن ئەندىشە قىلىناتتى. ئەمما ئىرادىلىك كىشىلەر بولسا ئۆزلىرىنى ئاختا قىلىۋېتىشكە بەل باغلىغان.

قەيستىن ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىلەن غازاتقا چىقاتتۇق، ئەمما ئاياللىرىمىز (بىز بىلەن) چىقمايتتى. "ئۆزىمىزنى ئاختا قىلىۋېتەيلى" دەپ ئويلاشقانىدۇق، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنى ئۇنداق قىلىشتىن توستى، ئاندىن بىزگە بىر قۇر كىيىم بەدىلىگە ئاياللار بىلەن (ۋاقىتلىق) نىكاھ قىلىشقا رۇخسەت قىلدى ۋە مۇنۇ ئايەتنى ئوقۇدى:{ ئى مۇئمىنلەر! الله سىلەرگە هالال قىلغان پاك نەرسىلەرنى (تەركى دۇنيا بولۇش يۈزىسىدىن ئۆزەڭلارغا) هارام قىلماڭلار. (الله بەلگىلەپ بەرگەن)چەكتىن ئاشماڭلار، الله چەكتىن ئاشقۇچىلارنى ھەقىقەتەن دوست تۇتمايدۇ. } (بۇخارى: 5076)

دېمەك: ۋاقىتلىق نىكاھ ئاجىز ۋە كۈچلۈك ھەر ئىككى گورۇپىنىڭ قىيىنچىلىقىنى ھەل قىلىش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان ئىدى. ئەينى ۋاقىتتا بۇ، سۆيگۈ، يېقىنلىق، نەسىللىنىش، هارامدىن ساقلىنىش ۋە تۇغقانلار دائىرىسىنى كېڭەيتىش قاتارلىق نىكاھنىڭ بارلىق مەقسەتلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرىدىغان تولۇق ئەر ـ ئاياللىق هاياتىنى يولغا قويۇشقا قاراپ قويۇلغان بىر قەدەم ئىدى.

**1120ـ سۇئال: ۋاقىتلىق نىكاھنىڭ هارام قىلىنىشى**

قۇرئان كەرىم جاهىلىيەت دەۋرىدە كەڭ تارقالغان جازانە ۋە هاراقنى چەكلەشتە تەدرىجىي چەكلەش ئۇسۇلىنى قانداق قوللانغان بولسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ نىكاھ مەسىلىسىدە ئەينى ئۇسۇلنى قوللانغان. شۇڭا زۆرۈر ئەھۋاللاردا ۋاقىتلىق نىكاھقا رۇخسەت قىلغان، كېيىن بۇنداق نىكاھنى هارام قىلىۋەتكەن. بۇنى ھەزرىتى ئەلى ۋە بىر گورۇپ ساھابىلەر رىۋايەت قىلغان.

ئىياس ئىبنى سەلەمە دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئەۋتاس يىلى مۇتئەگە (ۋاقىتلىق نىكاھقا) ئۈچ كۈن رۇخسەت قىلدى ۋە ئۈچ كۈندىن كېيىن بۇ نىكاھنى چەكلىدى. (مۇسلىم: 1405)

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خەيبەر غازىتى كۈنى مۇتئە نىكاھى قىلىشنى ۋە ئۆيدە بېقىلىدىغان ئېشەكنىڭ گۆشىنى يېيىشنى چەكلىگەن. (مۇسلىم: 1407)

لېكىن بۇ چەكلەش ئانىلار ياكى قىزلار بىلەن ئۆيلىنىش هارام بولغىنىدەك كەسكىنمۇ؟ ياكى

ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان، توڭگۇز گۆشىنى يېيىشتەك زۆرۈر ئەھۋاللاردا رۇخسەت قىلىنىدىغان چەكلەشمۇ؟ ئۇمۇم ساھابىلارنىڭ قارىشى: ئىسلام قانۇنى بىكىتىلىپ بولغاندىن كېيىن، بۇ چەكلەش كەسكىندۇر، ئۇنىڭدا رۇخسەت قىلىش يوقتۇر.

## 1121ـ سۇئال: ئىسلامدا كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشنىڭ يولغا قويۇلۇشى

پەيغەمبىرىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئەۋەتىلگەندىن كېيىن، ئىسلام دىنى زىنا ـ پاھىشە، ئاياللارنى مال ـ مۈلۈك ئورنىدا قوللىنىش، كۆپ ئاياللارنى نىكاھىدا تۇتۇۋېلىپ، ئۇلارنىڭ ئېھتىياجلىرى بىلەن كارى بولماسلىق ۋە ئۇلارنى ھەر تۈرلۈك قۇل قىلىش قاتارلىق ئىشلارنى قەتئىي مەنئى قىلىپ، كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش مەسىلىسىنى مۇتلەق ھارام قىلماستىن، بەلكى ئۇنىڭغا مەلۇم قائىدە ـ پرىنسىپلارنى بەلگىلىدى. بۇ پرىنسىپلار بولسا، ئېھتىياج تېپىلغاندا كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش. بىراق كۆپ بولغاندا تۆتتىن ئارتۇق بولماسلىقى ۋە ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئادىللىق بىلەن ئىش ئېلىپ بېرىشتىن ئىبارەتتۇر. ئاللاھ بۇھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « ئەگەر يېتىم قىزلارغا (ئۆيلىنىپ) ئادىل مۇئامىلىدە بولالماسلىقىڭلاردىن (يەنى تەربىيەڭلاردا بىرەر يېتىم قىز بولۇپ، ئۇنىڭغا شۇ قىزغا باراۋەر تۇرىدىغان قىزغا بېرىلىدىغان مەھرىنى بېرەلمەسلىكىڭلاردىن) قورقساڭلار، ئۇنى تەرك ئېتىپ، ئۆزۈڭلار ياقتۇرىدىغان باشقا ئاياللاردىن ئىككىنى، ئۈچنى ۋە تۆتنى ئېلىشىڭلارغا بولىدۇ، ئەگەر (ئۇلارنىڭ ئارىسىدا) ئادىل بولالماسلىقىڭلاردىن قورقساڭلار، بىر خوتۇن بىلەن ياكى قول ئاستىڭلاردىكى چۆرىلەر بىلەن كۇپايىلەنسەڭلار بولىدۇ. بىر خوتۇن بىلەن كۇپايىلىنىش زۇلۇم قىلماسلىققا ئەڭ يېقىندۇر.» (نىسا سۈرىسى 3 ـ ئايەت)

بۇ ئايەت، ماددىي ۋە مەنىۋى ئىمكانىيىتى تولۇق بولۇپ، كۆپ خوتۇنلار ئارىسدا ئادىللىق بىلەن ئىش كۆرۈشكە ئىشەنچىسى بار كىشىلەرنىڭ بىردىن تۆتكىچە خوتۇننى بىرلا ۋاقىتتا نىكاھىدا ساقلىشىنىڭ جائىزلىقىنى ئىپادىلەيدۇ ۋە ئاياللىرىنىڭ ئارىسىدا ئادىل بولالماسلىقىدىن، ئۇلارنىڭ تۈرلۈك ماددىي ۋە مەنىۋى ئېھتىياجلىرىنى قامداپ بېرەلىشىدىن ئاجىز كېلىدىغان كىشى ئۈچۈن كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشنىڭ جائىز ئەمەسلىكىنى كۆرسىتىدۇ.

## 1122ـ سۇئال: كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشتا دىققەت قىلىدىغان پرىنسىپلار

ئىسلام دىنى بۇنداق ئىجتىمائىي قىيىنچىلىقنى ھەل قىلىش ئۈچۈن تۆۋەندىكى پرىنسىپلارنى بېكىتتى:

بىرىنچىدىن، ئالدى بىلەن كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشنىڭ چەكلىمىسىنى بەلگىلەپ، ئەڭ كۆپ سانىنى تۆتكە بىكىتتى.

ئىككىنچىدىن، كۆپ خوتۇنلۇق بولغاندا، ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئادىللىق قىلىشنى شەرت قىلدى ۋە ئاياللارنىڭ بىرەرسىنىڭ ھەقلىرىنى تولۇق ئادا قىلمىغان ئەھۋالدا ئۇ ئايالنىڭ مەھكىمىگە ئەرىز قىلىش ياكى ئاجرىشىش ھوقۇقىنى بىكىتتى.

ئۈچۈنچىدىن،كۆپ ھالالدا ئىككىنچى ئايال بىرىنچى ئايالنىڭ رازىلىقىسىز ھالدا ئۆيگە كىرىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا بىرىنچى ئايالنىڭ ــ ئەگەر ئۇ ياتلىق بولۇش ئالدىدا ئۇستىگە خوتۇن ئالماسلىقنى شەرت قىلغان بولسا ــ شەرتىنى يۈرگۈزۈش ياكى ئاجرىشىش ھوقۇقىنى بەلگىلىدى.

## 1123ـ سۇئال: بىردىن ئارتۇق ئايال بىلەن ئۆيلىنىشنىڭ شەرتى

بىردىن ئارتۇق ئايال بىلەن ئۆيلىنىشتە ئادالەت شەرتتۇر. ئىسلامنىڭ بىردىن ئارتۇق ئايال بىلەن ئۆيلىنىشكە قويغان شەرتى بولسا: مۇسۇلمان كىشى ئاياللىرى ئارىسىدا يېمەك ـ ئىچمەكتە،

كىيىم ـ كېچەكتە، تۇرىدىغان ئۆيدە، خەجلەپ بېرىدىغان پۇلدا ۋە يېنىدا قونۇشتا ئادالەت بىلەن ئىش قىلالايدىغانلىقىغا ئىشەنچ قىلىشىدۇر، كىمكى بۇ ھەقلەرنى ئادىللىق بىلەن ھەممە ئاياللىرىغا تەڭ قىلىپ، ئادا قىلالايدىغانلىقىغا ئىشەنچ قىلالمىسا، ئۇنداق كىشىنىڭ بىردىن ئارتۇق ئايال بىلەن ئۆيلىنىشى ھارام بولىدۇ. ئاللاھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: ئەگەر (ئاياللىرىڭلار ئارىسىدا) ئادىل بولالماسلىقىڭلاردىن قورقساڭلار، بىر خوتۇن بىلەن كۇپايىلىنىسەڭلار بولىدۇ. [نىسا سۈرىسى 3ـ ئايەت] پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ئىككى خوتۇنى بار ئادەم خوتۇنلىرىدىن بىرىگە بەكرەك مايىل بولۇپ كەتسە، قىيامەت كۈنى جىسمىنىڭ بىر تەرىپى مايماق قوپىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد 2133)

ھەدىستە ئاگاھلاندۇرۇلغان مايىل بولۇش پەقەتلا كۆڭۈلنىڭ مايىل بولىشى بولماستىن، بەلكى ھەقلىرىگە تاجاۋۇز قىلىش مەنىسنى بىلدۈرىدۇ. چۈنكى كۆڭۈل مايىللىقىدا ئادىللىق قىلىش ئىنسان قولىدىكى ئىش ئەمەس، شۇڭا ئاللاھ تائالا ئۇنى كەچۈرىۋەتكەن. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: قانچە تىرىشساڭلارمۇ ئاياللىرىڭلارغا (مۇھەببەتتە) باراۋەر مۇئامىلىدە بولۇشقا ھەرگىز قادىر بولالمايسىلەر، شۇنىڭ ئۈچۈن بىرىگە پۈتۈنلەي مايىل بولماڭلار. [نىسا سۈرىسى 129ـ ئايەت]

بۇ سەۋەبتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەممە نەرسىنى ئاياللىرىغا تەڭ ۋە ئادىللىق بىلەن تەقسىم قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سەپەرگە چىقىدىغان چاغدا ئاياللىرى ئارىسىدا چەك تاشلايتتى، چەك قايسى ئايالغا چىقسا، شۇنى بىللە ئېلىپ ماڭاتتى. بۇنى پەقەتلا كۆڭۈل ئاغرىقى بولماسلىق ۋە ھەممىنى تەڭ رازى قىلىش ئۈچۈن قىلاتتى.

### 1124ـ سۇئال: كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشنىڭ چەكلىمىسى

ئاۋۋال شۇنى بىلىش كېرەككى، ئىسلام دىنىدىكى كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش مەسىلىسى ھاياتلىقنىڭ قىيىنچىلىقلىرى تەقەززا قىلغان بىر مەسىلىدۇر. ئىسلام دىنى ئىجتىمائىي جەمئىيەتتىكى باشقىلار ھەل قىلالمىغان ئەڭ مۇرەككەپ بىر مەسىلىنى كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشقا يول قويۇش قانۇنى ئارقىلىق ھەل قىلدى. باشقا دىندىكىلەرمۇ ئۆزلىرىنىڭ ئىجتىمائىي مەسىلىلىرىنى ئىسلام دىنىدىكى بۇ قانۇن ئارقىلىق ھەل قىلىشقا كىرىشمەكتە. كۆپ خوتۇنلۇق بولۇش قانۇنى ئىسلام دىنى كېلىشتىن بۇرۇنقى ساماۋى دىنلاردىمۇ بار ئىدى. ئەمما ئىسلام دىنى كەلگەندىن كېيىن، بۇ قانۇننى ئىسلاھ قىلىپ ئۇنىڭ چەكلىمىسىنى ۋە شەرتىنى بەلگىلىدى. كۆپ خوتۇنلۇق بولۇشنىڭ چەكلىمىسى، ئېھتىياج تېپىلىپ بىردىن ئارتۇق ئايالنى نىكاھىدا ساقلاشقا توغرا كەلگەندە، ئاياللىرىنىڭ سانى تۆتتىن زىيادە بولماسلىقىدۇر. تۆتتىن ئارتۇقى ھارامدۇر. ئۇنىڭ شەرتى، بىردىن ئارتۇق ئايالنى بىرلا ۋاقىتتا نىكاھىدا ساقلىغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ يېمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەك ۋە باشقىمۇ ماددىي ۋە مەنىۋى ئېھتىياجلىرىنى ئادىللىق بىلەن تولۇق ئادا قىلىشقا ئىشەنجىسى بولۇشى شەرتتۇر. كىشى ئەگەر بىردىن ئارتۇق ئايالنى نىكاھىدا ساقلاپ ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى جايىدا ئادا قىلالمىسا ئاللاھنىڭ ئالدىدا گۇناھكار بولىدۇ. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: «ئۆزۈڭلار ياقتۇرىدىغان ئاياللاردىن ئىككىنى، ئۈچنى ۋە تۆتنى ئالساڭلار بولىدۇ. ئەگەر ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئادىل بولالماسلىقىڭلاردىن قورقساڭلار بىر خوتۇن بىلەن كۇپايىلىنىسەڭلار بولىدۇ.» (نىسا سۈرىسى 3 ـ ئايەت)

## 1125ـ سوئال:ئەر كىشىگە بىردىن ئارتۇق ئايالنى نىكاھىدا ساقلىشىغا رۇخسەت قىلىنىشىنىڭ ھېكمىتى

بۇ دىن يەككە كىشىلەرنىڭ ۋە كوللىكتىپنىڭ زۆرۈرىيىتىنى ( ئېھتىياجىنى) قەدىرلەيدۇ. كىشىلەرنىڭ ئىچىدە پەرزەنت كۆرۈش ئارزۇسى كۈچلۈك ئىنسانلار بولۇپ، دەسلەپتە ئالغان ئايالى تۇغماس ياكى كېسەلچان چىقىپ قالىدۇ. مۇشۇنداق ھالەتتە ، ئۇ ئەر بىرىنچى ئايالنى قويۇپ بەرمەي، ئۇستىگە يەنە بىر ئايالنى ئالسا ئەر ۋە بىرىنچى ئايالغا ياخشى ئەمەسمۇ؟

بەزى ئەرلەرنىڭ جىنسى تەلپى كۈچلۈك بولۇپ، جىنسى رىغبىتى ئاجىز ياكى كېسەلچان ياكى ھەيز كۆرۈش مۇددىتى ئۇزۇن داۋاملىشىدىغان ئايال بىلەن تۇرمۇش قۇرۇپ قالىدۇ. سەۋر قىلىشقا قادىر بولالماي قالىدۇ، بۇ ھالەتتە ئەر كىشى مەخپى ئاشنا تۇتقاندىن كۆرە ياكى بىرىنچى ئايالنى تالاق قىلىۋەتكەندىن كۆرە يەنە بىر ئايال ئالسا مۇباھ ئەمەسمۇ؟

بەزى ۋاقىتلاردا جەمىيەتتە ئاياللارنىڭ سانى ـ بولۇپمۇ ئۇرۇش كۆپ بولغان رايۇنلاردا- ئەرلەرنىڭ سانىدىن كۆپ بولۇپ كېتىدۇ. مۇشۇنداق شارائىتتا، ئاياللار ئەر- ئاياللىق ھاياتىدىن مەھرۇم بولۇپ تۇل ياشىغاندىن كۆرە كۈندىشى (ھەمشىرىشى) بولۇپ ياشىسا ، بۇ ئىش جەمىيەتنىڭ ۋە ئاياللارنىڭ مەنپەئەتى ئەمەسمۇ؟

تۆۋەندە بىر قانچە ئاياللىق بولۇشقا سەۋەپ بولىدىغان ئامىللاردىن بىر قانچىنى بايان قىلىپ ئۆتىمىز:

1. ئۇرۇش ئەھۋاللىرىنىڭ كۆپ يۈز بېرىپ، جەمىيەتتە ئاياللارنىڭ سانىنىڭ ئۆزلۈكسىز كۆپىيىپ كېتىشى، بۇ ئەھۋالدا تۇل قېلىپ قالغان ئاياللارنىڭ ھالىدىن ياخشى خەۋەر ئېلىش ئۈچۈن بىر قانچە ئاياللىق بولۇشتىن ياخشى چارە يوق.

2. بەزى جەمىيەتلەردە ئاياللارنىڭ سانى ئەرلەرنىڭ سانىدىن كۆپ بولىدۇ، بۇ خىل ئەھۋال بىر قانچە ئاياللىق بولۇشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئىككىنچى دۇنيا ئۇرشىدىن كېيىن گېرمانىيەدە شۇنداق بولغان ۋە قانۇندا ئالاھىدە بەلگىلەنگەن. ئۇنداق بولمىسا جەمىيەت قالايمىقانلىشىپ، ئەخلاقسىزلىق جەمىيەتنى ۋەيران قىلىشقا سەۋەبچى بولىدۇ.

3. بەزىدە ئايال تۇغماس بولۇپ قالىدۇ، ئايالنىڭ تەلپى ياكى قوشۇلىشى بىلەن بىر قانچە ئاياللىق بولۇش ئەھۋالى يۈز بېرىدۇ.

4. بەزىدە ئايال كېسەلمەن بولۇپ قېلىپ ئاياللىق مەجبۇرىيىتىنى ئۆتەشكە سالاھىيتى بولمىسا بىر قانچە ئاياللىق بولسا بولىدۇ.

5. شارائىتنىڭ زۆرۈرىيىتىگە قارىتا بىر قانچە ئاياللىق بولۇش ئارقىلىق بىرىنچى ئايالنى تالاق قىلىۋېتىشتىن ساقلانغىلى بولىدۇ.

6. توي قىلىش پۇرستى يوق ياكى قولدىن كېتىپ قالغان يېتىم ياكى تۇل قېلىپ قالغان ئاياللار بىلەن توي قىلىش ئارقىلىق بىر قانچە خوتۇنلۇق بولسا، بۇ ئىسىل خىسلەتنىڭ بىرسى ھېساپلىنىدۇ. يۇقۇرقى ئەھۋاللاردا بىر قانچە ئاياللىق بولۇش كەسكىن ئۇنۇملۇك چارە ھىساپلىنىدۇ.

## 1126ـ سوئال: بىر قانچە ئاياللىق بولۇش ئەخلاقى ۋە ئىنسانپەرۋەر تۈزۈم

ئەخلاقى تۈزۈم دېيىلىمىز، ئەركىشىنىڭ خالىغان بىر ئايال بىلەن، خالىغان ۋاقىتدا يۇرشىگە رۇخسەت قىلمايدۇ. تۆتتىن ئارتۇق ئېلىشقا يول قويۇلمايدۇ. ھەمدە ئىككى ياكى ئۈچ ئايالى بولغان بولسا تۆتىنچىسى بىلەن مەخپى ئالاقە قىلىشقا تېخىمۇ بولمايدۇ. باشقا ئاياللىرى يەنە بىر

ئايالىنىمۇ بىلىشى كېرەك.

ئىنسانپەرۋەرلىك دېگىنىمىز، ئەر كىشى بۇ ئىش ئارقىلىق ئېرى يوق ئايالنى قانات ئاستىغا ئالىدۇ ۋە پاك ئاياللار قاتارىغا قوشىدۇ. ئەر جىنسى ئالاقە قىلغىنىنىڭ بەدىلىگە تويلۇق، ئۆي ۋە نەپەقە بېرىدۇ. بۇ مەسئۇلىيەتنى ئاخىرغىچە ئۈستىگە ئالىدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇ قانۇنلۇق جىنسى ئالاقىدىن بولغان بالىنى ئېتىراپ قىلىدۇ ۋە ئۇلارنى جەمىيەتكە ئېسىل مۇھەببەتنىڭ نەتىجىسى سۈپىتىدە تەقدىم قىلىدۇ. ئەر ئۇ بالىلىرى بىلەن پەخىرلىنىدۇ، مىللىتىمۇ ئۇ بالىلار بىلەن كېلەچەكتە پەخىرلىنىدۇ. بۇ نىزام ئەخلاقنى ھىمايە قىلىدىغان ئەخلاقى ۋە ئىنسانپەرۋەرلىكنى يۇقىرى كۆتىرىدىغان ئىنسانپەرۋەر نىزامدۇر.

بىر قانچە ئاياللىق بولۇش مەسىلىسىدە شەخسى مەنپەئەتنى ئۆلچەم قىلماي شەرىئەتنى ئاساس قىلماق لازىم. شەرىئەتنىڭ مەقسىتىنى ئالدىنقى ئورۇنغا قويۇش لازىم. بىر قانچە ئاياللىق بولۇشنى شەرىئەت رۇخسەت قىلدى، بىز ئىنسانلار رىئاللىق ۋە شارائىت بىلەن تۇرمۇش كەچۈرمىز، بۇ ئىشنىڭمۇ ئاللاھ بىلىدىغان ھىكمەتلىرى بار.

ئىسلام دىنى بىر قانچە ئاياللىق بولۇشنى مۇباھ قىلغان بولسىمۇ، بىراق شەرت ۋە قائىدىسىز مۇتلەق يولغا قويغىنى يوق. بەلكى ئۇنىڭغا بىر قانچىلغان شەرتلەرنى قويدى. خۇدادىن قورقىدىغان كىشىنىڭ بۇ شەرتلەرنىڭ ھۆددىسىدىن چىقىشى خېلى تەس گەپ. كۆپ ئاياللىق بولۇش ئەرنىڭ رىغبىتىنى قاندۇرۇش مەسىلىسى ئەمەس، بەلكى ھىكمەت ۋە ئېھتىياج مەسىلىسىدۇر.

ئەسلىدە ئىبادەت ۋە كەسكىن ھۆكۈم بار ئىشلاردا ھىكمىتى ۋە سىرلىرىغا قارىماي ئىجرا قىلىش، ئەمما ئادەتتىكى دۇنيالىق ئىشلاردا ھىكمىتى، سىرى ۋە مەقسىتىگە قاراشتۇر.

**1127-سۇئال: بىر قانچە ئاياللىق بولۇش رۇخستىنى يامان ئىشلىتىش قىلىش**

كۆپلىگەن مۇسۇلمانلار ئىسلام دىنىدىكى بىر قانچە ئاياللىق بولۇش رۇخستىنى توغرا ئىشلىتىش قىلماي، يامان غەرەزدە ئىشلىتىش قىلغانلىقىنى ئىنكار قىلمىز. قارىساق بۇ مۇسۇلمانلار بۇ رۇخسەتنى « تالاق قىلىش» رۇخستىنى ناچار ئىشلىتىش قىلغاندەك ئىشلىتىش قىلىشتى. بۇ يەردە ئېيىپ ئىسلام دىنىنىڭ ھۆكمىدە ئەمەس، بەلكى خاتا چۈشىنىش ياكى ئەخلاقى ۋە دىنى تەرەپتە يامان تەتبىقلاشتىن كېلىپ چىققان.

بەزى مۇسۇلمانلار بىر قانچە ئاياللىرى ئارىسدا ئادىل مۇئامىلە قىلالامدۇ يوق، بۇنىڭغا قارىماي كۆپ ئاياللىق بولىۋالىدۇ. نەپەقە ئىشلىرىغا كەلگەندە ئىككى ئايالنىڭ نەپەقىسىنى ۋە ئىككى ئايالدىن تۇغۇلغان باللارنىڭ مەسئۇلىيتىنى ئۈستىگە ئالالمايدىغان تۇرۇپ كۆپ ئاياللىق بولىۋالىدۇ.

بەزىلەر نەپەقىگە قادىر بولسىمۇ، ئاياللىرىنىڭ جىنسى تەلىپىنى قاندۇرۇپ ئېپپەتلىك قىلىشقا قادىر بولالمايدۇ. بىر قانچە ئاياللىق بولۇش رۇخستىنى توغرا ئىشلىتىش قىلماسلىقتىن ئائىلىدە يامان ئاقىۋەتلەر يۈز بەردى. ئىككىنچى ئايالنى ئەركىلىتىپ بىرىنچى ئايالىغا زۇلۇم قىلىدىغان، بىرىنچى ئايالنى ئايالمۇ ئەمەس ياكى تالاق قىلىنغانمۇ ئەمەس بىر ھالەتكە چۈشۈرۈپ قويىدىغان ئەھۋاللار مەۋجۇد. ئۇنىڭدىن سىرىت باللار ئارىسدا ھەسەت قىلىش، بىرىسى يەنە بىر ئايالدىن بولغان قېرىنداشلىرىنى يامان كۆرۈش ئەھۋاللىرى مۇئامىلىنى ئادىل قىلمىغانلىقتىن يۈز بەرمەكتە.

مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ رۇخسەتنى توغرا ئىشلىتىش قىلماسلىقى بۈگۈنكى كۈندە ئىسلام دىنىغا يۈكلىنىپ ، زىيالىلارنىڭ ئىسلام دىنىغا تەتۈر قارايدىغان ئەھۋاللار شەكىللەنمەكتە. كىشلەرنىڭ قىلغان خاتا ئىشلىرى ئىسلام دىنىغا ئارتىلماقتا. رۇخسەت دەرىجىلىك بىر ئىشنىڭ، ئىسلام

دىنىنىڭ مەدەنىيەت يارىتىش يولىغا توسالغۇ بولالىشى ئويلىنىشقا تېگىشلىك بىر مەسىلە!.

دىيارىمىزدا بەزى بىر قىسىم پۇلى بار كىشىلەر ئادالەت پىرىنسىپى ۋە  باللارنى ياخشى تەربىيلەش پىرىنسىپىنى ئۆلچەم قىلماي  پۇلغا تايىنىپ مەخپى بىر قانچە ئايال ئېلىۋالىدىغان ئىشلار مەۋجۇد. بەزى بايلار نەپسىنى دەپ مەسئۇلىيەت بىلەن ھىساپلاشمايدۇ.  ھەر ئىككىلىسى رۇخسەتنى توغرا ئىستىمال قىلمىغانلىق بولىدۇ. شەرتكە رىئايە قىلالمايدىغانلار چوقۇم قىيامەت كۈنى جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ. ئۇنىڭ ئۇستىگە ۋىجدانىنى، ئەخلاقىنى يوقاتقان بىر قىسىم شالتاقلار، بىر ئاز پۇلنى دەپ بىر ئوبدان كىتىپ بارغان ئائىلىنى بۇزۇشقا سەۋەبچى بولىدۇ....

ئىسلام شەرىئىتى نەپىقە، تۇرالغۇ- جاي، كىيىم- كىچەك، يىتىپ قوپۇشتا بىرىنچى ئايالنىڭ ھوقۇقىنى ئىككىنچى ئايالنىڭ ھوقۇقى بىلەن باراۋەر قىلدى. باراۋەرلىك بىر قانچە ئاياللىق بولۇشنىڭ شەرتىدۇر.

## 1128-سۇئال: ئەھلى كىتاب  ئايالالر بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ ھۆكۈمى

ئەھلى كىتاب يەنى يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئايالالر بىلەن ئۆيلىنىشنى قۇرئان كەرىم جائىز دەپ قارىغان، بۇلار دىنلىرىنىڭ ئەسلىنى نەقەدەر ئۆزگەرتىۋەتكەن بولىشىدىن قەتئىينەزەر ساماۋى بىر دىنغا مەنسۇپ بولغانلىقى ئۈچۈن، قۇرئان كەرىم ھەر جەھەتتە ئۇلارغا ئاالھىدە مۇئامىلە قىلغان. شۇڭا بۇ ھەقتىمۇ خۇددى ئۇلارنىڭ تامىقىنى يىيىشكە رۇخسەت قىلغاندەكلا، مۇسۇلمانلارغا ئۇلارنىڭ قىزلىرى بىلەن ئۆيلىنىشكە رۇخسەت قىلغان. ئالالھ تائاال بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ:

بۈگۈن سىلەرگە پاك نەرسىلەر ھاالل قىلىندى، كىتاب بېرىلگەنلەرنىڭ تامىقى سىلەرگە ھاالل ۋە سىلەرنىڭ تامىقىڭالرمۇ ئۇالرغا ھاالالدۇر، مۆئمىنلەردىن بولغان ئىپپەتلىك ئاياللارنىڭ، سىلەردىن ئىلگىرى كىتاب بېرىلگەنلەردىن بولغان ئىپپەتلىك ئاياللارنىڭ مەھرىنى بەرسەڭلار، ئىپپەتلىك بولغىنىڭالر ۋە ئاشكارا ـ يوشۇرۇن پاھىشىنى كۆزلىمىگەن ھالدا (ئۇالرنى ئالساڭالر) ئۇالر سىلەرگە ھاالالدۇر [مائىدە سۈرىسى 5- ئايەت]

مانا بۇ باشقا دىنالردا تېپىلمايدىغان ئىسالمىي كەڭچىلىكنىڭ بىر مىسالىدۇر، ئىسلام يەھۇدىي ۋە خرىستىئاننى كاپىر ۋە ئازغۇچى دەپ قارىغان بولسىمۇ، ئاشۇ دىنالردىكى بىر ئايال مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئايالى ۋە ئۇنىڭ ئۆيىنى تۇتقۇچى، كۆڭلىنى ئاچىدىغان شېرىكى، باللىرىنىڭ ئانىسى ۋە سىردىشى بولىشىغا رۇخسەت قىلغان، چۈنكى ئەر ـ خوتۇنلۇق بۇالرنى تەقەززا قىلىدۇ.

## 1129-سۇئال: ئەھلى كىتاب  ئايالالر بىلەن نىكاھلىنىشقا يول قويۇشنىڭ سەۋەبى

ئەھلى كىتابالرغا قىلىنىدىغان مۇئامىلە پەرقلىق بولىدۇ. چۈنكى بۇالرنىڭ دىنلىرىمۇ ئەسلى ئېتىبارى بىلەن، ئۇز ۋاقتىدا ئالالھ تەرىپىدىن كەلگەن ھەق دىنالر بولۇپ، زامانالرنىڭ ئۆتۈشى، دىندارالرنىڭ ئۆزدىنلىرىنى ھەرخىل ئۆزگەرتىلىشلەردىن، بورمىلىنىشالردىن ۋە بۇزۇلۇشالردىن ساقالپ قاالالمىغانلىقى قاتارلىق سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن بۇدىنالر (يەنى يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دىنلىرى) ئالالھ تەرىپىدىن كەلگەن ئەسلىدىكى ماھىيىتىنى، مەزمۇنىنى، روھىنى ۋە ساماۋىي دىنلىققا ئائىت بولغان بارلىق خۇسۇسىيەتلىرىنى يوقىتىپ قويۇپ، ئالالھقا ئەمەس، بەلكى شەخسلەرگە چوقۇنىدىغان بىرخىل خۇراپات دىنغا ئايلىنىپ قالغاندىن كېيىن، ئالالھ بۇ دىنالرنى پۈتۈنلەي ئەمەلدىن قالدۇرۇپ، ئۇرنىغا تاقىيامەتكىچە ئۆزگەرمەيدىغان، مەڭگۈلۈك ھەق دىن ــ ئىسالم دىنىنى چۈشۈرگەن ۋە ئىسالم دىنىدىن باشقا دىنغا ئېتىقاد قىلغۇچىالرنىڭ دىنلىرىنىڭ ئالالھقا قوبۇل بولمايدىغانلىقىنى ئېالن قىلغان.

گەرچە ئەھلى كىتابلار ئاللاھنىڭ ھۆكمى بويىچە كاپىر بولسىمۇ، ئىسلام دىنىنىڭ ھەققانىيلىقى ۋە ئادىللىقىدىن ئۇلارنىڭ دىنلىرىنىڭ ئەسلىسىنى ئېتىبارغا ئالغان ھالدا، ئۇلارغا قىلىنىدىغان مۇئامىلە پرىنسىپىنى باشقىمۇ كاپىر قەۋملارغا قارىتا بەلگىلەنگەن پرىنسىپتىن پەرقلىق قىلىپ بېكىتكەن. بۇنىڭغا بىنائەن، ئەھلى كىتابلارنىڭ ھالال يېمەكلىرىنى يېيىش ۋە ئاياللىرى بىلەن ئۆيلىنىش جائىزدۇر. چۈنكى ئەھلى كىتابلار قانداقلا بولمىسۇن، ئاللاھقا ئىشىنىدۇ.

**1130-سۇئال: ئەھلى كىتاب ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىشنىڭ شەرتى ۋە ھىكمىتى**

خرىستىئان ياكى يەھۇدىي دىنىدىكى ئاياللار بىلەن ئۆيلىنىشنىڭ شەرتى، ئۇلارنىڭ ئۆز دىنلىرىدا مەھكەم بولۇپ، ئاللاھقا ھەقىقىي ئىشىنىدىغان بولۇشىدۇر.

ئەھلى كىتابتىن بولغان ئاياللار بىلەن ئۆيلىنىشكە رۇخسەت قىلىنىشىنىڭ ھېكمىتى، ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق بولۇشى ئارقىلىق ئىسلام دىنىنىڭ ئەۋزەللىكىنى ۋە ھەقىقىتىنى تونۇپ، ئۆزلىكىدىن ئىسلام دىنىغا كىرىشلىرى ئۈچۈن پۇرسەت يارىتىپ بېرىشتىن ئىبارەت بولۇشى مۇمكىن.

لېكىن مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئەھلى كىتابتىن بولغان ئايالىنى ئۆز دىنىنى تەرك ئېتىپ ئىسلام دىنىغا كىرىشكە زورلىشىغا بولمايدۇ. چۈنكى ئىسلام پرىنسىپىدا كىشىلەرنى ھېچ ۋاقىتتا ئىسلام دىنىغا كىرىشكە زورلاش يوقتۇر.

**1131-سۇئال: ئەھلى كىتاب ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىشتىن ساقلىنىشنىڭ ئەۋزەللىكى**

ئۆز ۋاقتىدا، بەزى مەشھۇر ساھابىلار يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دىنىدا بولغان ئاياللارغا ئۆيلەنگەن. ھۇزەيفە، تەلھە، كەئب ئىبنى مالىكلار موشۇلارنىڭ جۈملىسىدىندۇر. ئۆمەر ئىبن خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلارغا، "ئەھلى كىتابتىن بولغان ئاياللىرىڭلارنى قويۇۋېتىڭلار "دېگەن ماۋزۇدا خەت يازغاندا، ھۇزەيفەدىن باشقىلار ئەھلى كىتابتىن بولغان ئاياللىرىنى قويۇۋېتىدۇ.

ھۇزەيفە مەدائىن دېگەن شەھەرنىڭ ۋالىسى ئېدى. ئۇ شۇ يەردە يەھۇدىي دىنىدىكى بىر ئايالغا ئۆيلىنىۋالغان. ئۇ، ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ "ئاڭلىسام سەن ئەھلى كىتابتىن ئۆيلىنىۋاپسەن. ئۇنى قويۇۋەت! "دېگەن خېتىغا جاۋب بېرىپ، ئۇنىڭغا مۇنداق دەپ خەت يازىدۇ: "سىز ماڭا ئەھلى كىتابتىن ئۆيلىنىشنىڭ ھالال ياكى ھارام ئىكەنلىكىنى ئېيتمىغىچە، مەن ئۇنى قويۇپ بەرمەيمەن، " ئۆمەر ئۇنىڭغا جاۋاب بېرىپ: "ئەھلى كىتابتىن بولغان ئاياللار بىلەن ئۆيلىنىش ھالال. لېكىن ئەجەملەرنىڭ ئاياللىرىدا ئۆزگىچىلىكلەر بار. ئولارنىڭ مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ بازىرىنى كاسات قىلىپ قويۇشىدىن ئەنسىرەيمەن، "دەپ يازىدۇ. ھۇزەيفە بۇ ۋاقىتتا: "مەن ئەمدى قانائەتلەندىم" دەيدۇ ۋە ئەھلى كىتابتىن بولغان ئايالىنى قويۇپ بېرىدۇ. (تارىخى تەبەرىي 3 ـ جىلد 558 ـ بەت)

ئەھلى كىتابتىن ئۆيلىنىش جائىز بولغان بولسىمۇ، مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۆز ئابروينى، دىنىنى قوغداش، ئەۋلادلىرىنىڭ كېيىنچە ئەھلى كىتابلارنىڭ دىنىغا كىرىپ كېتىش خەۋپىدىن ساقلىنىش ئۈچۈن بولسىمۇ، ئۇنى تەرك ئېتىشى ناھايىتى ئەۋزەلدۇر. خوسۇسەن، ھازىرقى زاماندىكى ئۆزلىرىنى يەھۇدىي، خرىستىئان دەپ ئاتىۋالغان، ئەمما ساماۋىي دىنلارنىڭ تەلىماتلىرىدىن ھېچ نەرسە بىلمەيدىغان، جىنسىي ئەركىنلىكنى شەخسىي ئىشىمىز دەپ تونۇپ ئىنسانىيەت قېلىپىدىن چېقىپ، شەھۋانىي ھەۋەستىن باشقىسىنى بىلمەيدىغان بۇ ئىنسانلار ئەھلى كىتابتىن سانىلىشقا يارىمايدۇ. بەلكى ئۇلار باشقا كۇففارلار بىلەن ئوخشاشتۇر.

**1132ـ سۇئال: ئەھلى كىتاب ئاياللار بىلەن نىكاھلىنىشتا دىققەت قىلىدىغان مەسىلىلەر**

شۇڭا ئەھلى كىتابلار بىلەن ئۆيلىنىشتىن ئالىملار توسۇپ كەلگەن. ئۇلارنىڭ بۇ توسقانلىقى بۇ ئىشنى ھارام دېگەنلىك ئەمەس، بەلكى ئۇلار بىلەن ئۆيلىنىش ھالال. قۇرئاننىڭ ئايىتى بۇنى ئىسپاتلايدۇ. شۇنىڭغىمۇ دىققەت قىلىش كېرەككى، يەھۇدىي ياكى خىرىستىئان دىنىدىكى ئاياللارغا ئۆيلىنىشنى ھالال (يەنى دۇرۇس) دەپ بېكىتكەن ئايەت، ئەڭ ئالدى بىلەن ئۇلارنىڭ ئارىسىدىن ”دىندار“، ئاندىن ”ئىپپەتلىك“ئاياللارنى (يەنى ئۆز دىنلىرىغا سادىق بولغانلارنى) تاللاشنى ئالاھىدە شەرت قىلغان. ئاخىرىدا، شەرىئەتنىڭ بۇ بەلگىلىمىسىدىن چىققۇچىلارنىڭ ئەمەللىرىنىڭ بىكار بولىدىغانلىقىنى ۋە ئاخىرەتتە زىيان تارتىدىغانلىقىنى تەكىتلىگەن. بۇ ئايەتتىكى دىندار ۋە ئىپپەتلىك ئاياللار دېگەن ئىككى شەرتكە ئەمەل قىلىش موھىمدۇر.

بۇ يەردە دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك بىر قانچە ئاگاھلاندۇرۇش بار:

1 ـ ئىسلام پەقەتلا ساماۋى دىن ۋە ساماۋى كىتابى بار ئايالدىن ئۆيلىنىشكە رۇخسەت قىلغان. ئەمما كوممۇنىست ۋە ئاتېئىست ئاياللاردەك تېگىدە دىنسىز بولغانلار ياكى ئىسلام رەت قىلىدىغان باھائىيە، دۇرزىييە ۋە نۇسەيرىييە قاتارلىق تائىپىلەردىكى ئاياللاردىن ئۆيلىنىش بولسا، كەسكىن ھارام ۋە قانۇنسىزدۇر.

2 ـ ئىسلام پەقەتلا يەھۇدىي، خىرىستىئانلارنىڭ پاك ۋە ئىپپەتلىك بولغانلىرىنىلا ئېلىشقا رۇخسەت قىلغان. ئىپپەتسىز ئاياللىرى بىلەن توي قىلىشقا رۇخسەت قىلمىغان.

3 ـ ئائىلە ۋە ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرى ئىسلام دىنىغا ۋە مۇسۇلمانلارغا دۈشمەنلىك قىلىدىغان يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان ئاياللارنى ئېلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۆيلىنىش دېگەن ئايالنىڭ ئائىلىسى بىلەن مۇناسىۋەتلىشىش ۋە ئۇلار بىلەن دوستلۇق ئورنىتىش دېگەنلىك، شۇڭا بۇنداق ئەھۋالدا ئۇنى ئېلىشقا بولمايدۇ. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ ئايال ئۆزىنىڭ دىنى ۋە مىللىتىگە سادىقلىق قىلىپ مۇسۇلمانلارغا قارشى جاسۇسلۇق قىلىش ۋە دۈشمەنلەر بىلەن ھەمكارلىشىشتىن يانمايدۇ، ئۇنىڭ بۇنداق قىلىشىدىن خاتىرجەم بولغىلىمۇ بولمايدۇ. بۇنىڭغا بىنائەن ھازىرقى ئىسرائىل دۆلىتىدىكى يەھۇدىي ئايالدىن ئۆيلىنىشكە قەتئىي بولمايدۇ.

4 ـ دىن ئەھكاملىرىنى ئورۇنداشقا ھېرىسمەن دىندار مۇسۇلمان ئايال، مۇسۇلمان كىشىگە ئىسلام نامىنى ئاتا ـ ئانىسىدىن مىراس ئالغان، دىنغا سۇس قارايدىغان مۇسۇلمان ئايالدىن ياخشىراقتۇر. بۇنىڭغا ئاساسەن، كىم بولۇشىدىن قەتئىينەزەر مۇسۇلمان ئايال مۇسۇلمان كىشى ئۈچۈن ھەرقانداق يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان ئايالدىن ئەۋزەل دېيىشكە بولىدۇ.

5 ـ ئەگەر مۇسۇلمان كىشى بالىلىرىنىڭ ئېتىقادىنى بۇلغىۋېتىدۇ، ئەخلاق جەھەتتە ئۇلارنى يامان يولدا تەربىيىلەپ قويىدۇ دەپ قورقسا، دىنىنى بۇ خەۋپ ـ خەتەردىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن بۇنداق يەھۇدىي ۋە خىرىستىئان ئايالدىن يىراق تۇرۇشى ۋاجىب. بولۇپمۇ شۇنداق ئايالنىڭ دۆلىتى ۋە مۇھىتىدا ياشايدىغانلار شۇنداق قىلىشى تېخىمۇ زۆرۈر.

6 ـ ئەگەر بىر شەھەردە مۇسۇلمانلارنىڭ سانى ئاز بولسا، كۆچلۈك قاراشقا ئاساسەن مۇسۇلمان ئەرلەرنىڭ مۇسۇلمان ئاياللاردىن باشقىلارغا ئۆيلىنىشى ھارام بولىدۇ. چۈنكى بۇنداق شارائىت ئاستىدا مۇسۇلمان ئەرلىرىنىڭ مۇسۇلمانلاردىن ئۆيلەنمەي باشقىلاردىن ئۆيلىنىشى، مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ باشقا دىندىكىلەرگە ياتلىق بولۇشى ھارام بولغانلىقى ئۈچۈن، ئاشۇ ئاز سانلىق مۇسۇلمانلارنىڭ قىزلىرىنىڭ كۆپ قىسمىنىڭ ئەرسىز قېلىشىغا سەۋەب بولىدۇ، بۇنداق بولسا

مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىگە چوڭ زىيان يېتىدۇ. شۇڭا بۇنداق شارائىتلاردا يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئاياللاردىن ئۆيلىنىشكە بېرىلگەن رۇخسەتنى ۋاقىتلىق توختىتىپ تۇرۇش ئارقىلىق بۇ زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش مۇمكىندۇر.

**1133-سۇئال: مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ غەيرى مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق بولۇشىنىڭ ھۆكمى**

ئەھلى كىتاب بولسۇن ياكى بولمىسۇن، مۇسۇلمان بولمىغان بىر ئەر كىشىگە مۇسۇلمان بىر ئايالنىڭ ياتلىق بولۇشى ھارامدۇر. بۇ ھېچقانداق شارائىت ئاستىدا ھالال بولمايدۇ. مەيلى ئۇلارنىڭ ياتلىق بولماقچى بولغان كىشىلىرى خرىستىئان بولسۇن، مەيلى يەھۇدىي بولسۇن، مەيلى ئاتېئىست بولسۇن، مەيلى بۇددىست ياكى مۇشرىك بولسۇن، بۇلارنىڭ ھېچبىرى مۇسۇلمان ئاياللارغا ئۆيلىنىشكە لايىق ئەمەستۇر. بۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىن باشلاپ تا ھازىرغىچە پۈتۈن ئىسلام ئەللىرىدە بىردەك مەنئى قىلىنىپ كەلگەن مەسىلىدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: مۇشرىك ئەرلەر ئىمان ئېيتمىغۇچە مۆئمىن ئاياللارنى ئۇلارغا ياتلىق قىلماڭلار [بەقەرە سۈرىسى 221- ئايەت] ھەمدە مۆئمىن، مۇھاجىر ئاياللار ھەققىدە مۇنداق دېگەن: ئەگەر ئۇلارنى ھەقىقىي مۆئمىن دەپ تونىساڭلار، ئۇلارنى كاپىرلارغا قايتۇرماڭلار، ئۇلار كاپىرلارغا ھالال ئەمەس، كاپىرلارمۇ ئۇلارغا ھالال ئەمەس [مۇمتەھىنە سۈرىسى 10- ئايەت]

بۇ ئۇمۇمىي ھۆكۈمدىن ئەھلى كىتاب ئەرلىرىنى ئايرىپ چىقىدىغان بىر دەلىل يوق بولغاچقا، مۇسۇلمان ئايالنىڭ ھەرقانداق بىر كاپىرغا ياتلىق بولۇشىنى پۈتۈن مۇسۇلمانلار بىردەك ھارام دەپ قارىغان.

**1134-سۇئال: مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ غەيرى مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق بولۇشىنى چەكلەشنىڭ سەۋەبى**

ئىسلام دىنى مۇسۇلمان ئەرنىڭ يەھۇدىي ۋە خرىستىئان ئايال بىلەن ئۆيلىنىشىگە رۇخسەت قىلغان. لېكىن مۇسۇلمان ئايالنىڭ يەھۇدىي ياكى خرىستىئان ئەرگە ياتلىق بولۇشىغا رۇخسەت قىلمىغان. چۈنكى ئۆينىڭ مەسئۇلى، ئىگىسى ۋە ئايالنىڭ باشلىقى ئەر كىشىدۇر. ھەمدە يەھۇدىي ياكى خرىستىئان ئاياللار مۇسۇلمان ئەرگە ياتلىق بولغان تەقدىردە، ئىسلام ئۇلارغا ئېتىقاد ئەركىنلىكىنى بېرىپ، بارلىق قانۇنلىرى ئارقىلىق ئۇنىڭ ھوقۇقىنى قوغدىغان. لېكىن يەھۇدىي ۋە خرىستىئان دىنلىرى باشقا دىندىكى ئايالنىڭ ئەركىنلىكىگە ۋە ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلمىغان، ئۇنداق بولىدىكەن ئىسلام دىنى مۇسۇلمان قىزلىرىنىڭ ئىستىقبالىنى قانداقمۇ خەتەرگە ئۇچرىتىپ، ئۇلارنى ئېتىقاد ئەركىنلىكىگە رىئايە قىلمايدىغانلارنىڭ قولىغا تاشلاپ قويسۇن؟

مۇسۇلمان ئاياللارنى غەيرى مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق قىلىشنى جائىز دەپ ئېتىقاد قىلغان ياكى بۇ ئىشنى جائىز دەپ پەتىۋا بەرگەن ئادەم ئىسلام دىنىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ ھارام قىلغان نەرسىنى ھالال سانىغان ياكى ئاللاھ ھالال قىلغان نەرسىنى ھارام سانىغان ئادەم كاپىر بولۇپ كېتىدۇ. مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ غەيرى مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق بولۇشى ئاللاھ ھارام قىلغان كەسكىن ھۆكۈمدۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ مۇنداق دەيدۇ:

« ئى مۆئمىنلەر! سىلەرگە مۆئمىن ئاياللار ھىجرەت قىلىپ كەلسە، ئۇلارنى سىناپ كۆرۈڭلار، ئۇلارنىڭ ئىمانىنى الله ئوبدان بىلىدۇ، ئەگەر ئۇلارنى (سىنىغاندىن كېيىن ھەقىقىي) مۆئمىنە دەپ تونۇساڭلار، ئۇلارنى كاپىرلارغا قايتۇرۇپ بەرمەڭلار، ئۇلار كاپىرلارغا ھالال ئەمەس، كاپىرلارمۇ ئۇلارغا ھالال ئەمەس، كاپىر ئەرلىرىنىڭ ئۇلارغا بەرگەن مەھرىنى قايتۇرۇپ بېرىڭلار، ئۇلارنىڭ

مەھرىلىرىنى بېرىپ نىكاھىڭلارغا ئالساڭلار سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، كاپىر ئاياللارنى ئەمرىڭلاردا ساقلىماڭلار، ئۇلارغا بەرگەن مەھرىڭلارنى تەلەپ قىلىڭلار، كاپىرلارمۇ (ھىجرەت قىلىپ كەلگەن مۆئمىن ئاياللىرىغا بەرگەن) مەھرىلىرىنى تەلەپ قىلسۇن، اللەنىڭ ھۆكمى ئەنە شۇ. اللە ئاراڭلاردا ھۆكۈم چىقىرىدۇ، اللە ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» (مۇمتەھىنە سۈرىسى 10 ـ ئايەت)

ئىسلام شەرىئىتىنىڭ بۇ ھەقتىكى قارارىدا "مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ ھېچبىر ھالەتتە غەيرى مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق بولۇشىغا يول قويۇلمايدۇ. مۇبادا ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان ئەرلىرى ئىسلام دىنىدىن يېنىپ كەتسە، ئۇلارنىڭ ئارىسىنى دەرھال ئايرىۋېتىش لازىم. شۇنىڭدەك، غەيرى مۇسۇلمان ئايال غەيرى مۇسۇلمان ئەرگە ياتلىق بولغاندىن كېيىن، غەيرى مۇسۇلمان ئايال ئىمان ئېيتىپ مۇسۇلمان بولسا، بۇلارنىڭ ئارىسىنىمۇ دەرھال ئايرىۋېتىش لازىم"، دەپ قەيت قىلىنغان.

### 1135 ـ سوئال: مۇسۇلمان ئاياللارنىڭ غەيرى مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق بولۇشنى چەكلەشتىكى ھېكمەت

مۇسۇلمان ئاياللارنى غەيرى مۇسۇلمان ئەرلەرگە ياتلىق قىلماسلىقتىكى ھېكمەت شۇكى، ئەرلەر ئەقىل، كۈچ ۋە ئائىلىنىڭ مەسئۇللۇقى جەھەتلەردە، ئاياللارغا نىسبەتەن ئارتۇقلۇققا ئىگە بولۇپ، تۇرمۇشنىڭ تەقەززاسى، ئايال كىشىنىڭ ئېرىغا ـ ئاللاھقا ئاسىيلىق بولمايدىغان ـ پۈتۈن ئىشلاردا بويسۇنۇشنى ۋە ئۇنىڭ يوقىرىقى ئارتۇقلۇقنى ئېتىراپ قىلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: "ئەرلەر ئاياللارنىڭ ھامىيلىرىدۇر. "

ھالبۇكى مۇسۇلمان ئايال غەيرى مۇسۇلمان ئەرگە ياتلىق بولغاندىن كېيىن، ئېرىگە بويسۇنۇشقا ۋە ئۇزىگە نىسبەتەن ئۇنىڭ ئارتۇقلۇقنى ئېتىراپ قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ. بۇ دېگەنلىك، ئۆزىنىڭ دىنىنى ئېرىنىڭ دىنى ئالدىدا خورلاشقا مەجبۇر بولىدۇ، دېگەنلىكتۇر. بۇنداق قىلىش ئىسلام قانۇنىغا ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. چۈنكى ئىسلام قانۇنىدا غەيرى مۇسۇلمانلارنىڭ قانداقلا بىر مۇسۇلماننى باشقۇرۇش ۋە بويسۇندۇرۇش ھوقۇقى بولمايدۇ.

### 1136 ـ سوئال: تۇغۇت چەكلەش سىياستىنىڭ ئوتتۇرىغا قويۇلۇشى

بەزى دۆلەتلەردە پرىنسىپ سۈپىتىدە تەشۋىق قىلىنىۋاتقان تۇغۇت چەكلەش مەسىلىسى بىلەن، ئەر ـ ئايال ئىككىسىنىڭ شەخسىي زۆرۈرىيىتىدىن كېلىپ چىققان ھامىلدارلىقنىڭ ئالدىنى ئېلىش مەسىلىسىنىڭ پەرقىنى ئايرىيالمايدۇ. ئالدى بىلەن شۇنى كەسكىن ئېيتىمىزكى، پرىنسىپ نامى بىلەن ئاياللارنى تۇغۇتتىن چەكلەش ياكى "پىلانلىق تۇغۇت "دېگەن نەيرەڭلەر بىلەن تۇغۇشقا چەك قويۇش پىكرى يەھۇدىيلارنىڭ باشقا مىللەتلەرنى نابۇت قىلىش ئۈچۈن ئوتتۇرىغا چىقارغان ئالدامچىلىق سىياستىدۇر. مۇستەملىكىچى دۆلەتلەر ۋە ماتېرىيالىزم ئېقىمىدىكى گۇرۇھلار يەھۇدىيلار تەرىپىدىن ئوتتۇرىغا چىقىرىلغان بۇ پىكىرنى ئۆزلىرىنىڭ دەستۇرىغا ئايلاندۇرىۋالغان.

### 1137 ـ سوئال: تۇغۇت چەكلەش، نامراتلىق ۋە ئىشسىزلىقنى تۈگىتىشنىڭ ئىلمى يولى ئەمەس

ئۆزلىرىنى ئىسلام دىنىغا مەنسۇپ قىلىۋالغان بەزى كىشىلەرمۇ ئۆزلىرىنىڭ نەسلىنى قۇرۇتۇش ئۈچۈن قارىتىلغان بۇ سىياسەتلەرنىڭ مەپتۇنلىرى بولغان. بۇلارنىڭ ئېتىقادىدا جەمئىيەتتىكى پېقىرلىق، كېسەللىك، بىلىمسىزلىك ۋە ئىشسىزلىق قاتارلىق بەختسىزلىكلەر نوپۇسنىڭ كۆپلىكىدىن كېلىپ چىقارمىش. شۇڭا جەمئىيەتنى بۇ ۋابالاردىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن تۇغماسلىق كېرەكمىش. ئەمەلىيەتتە بولسا، جەمئىيەتنى بۇنداق ۋابالاردىن ۋە بەختسىزلىكلەردىن

ساقلاش ئۈچۈن تۇغۇشنى چەكلەشكە ھاجەت يوق. بۇ ئويئۇچۇق جاھىللىق، ئاخماقلىق ۋە ئاجىزلىقتۇر. چۈنكى ئاللاھ ئىنسانغا ھەرقانداق بالايى ـ ئاپەتلەرنىڭ ۋە بەختسىزلىكلەرنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن يېتەرلىك ئەقىل ـ ئىدراك، ئىلىم ـ پەن ئاتا قىلدى. يوللۇق ۋە ئىلمىيلىك بىلەن جەمئىيەتتىكى ئاپەتلەرنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا تىرىشماستىن، تۇغۇتنى چەكلەشكە ئۇرۇنۇش بولسا، ئىنسانلىق بۇرچىنى ئادا قىلىشتىن ئاجىز كەلگەنلىك ۋە قىيىنچىلىقلار ئالدىدا يېڭىلگەنلىكتۇر.

**1138ـ سۇئال: تۇغۇت چەكلەش سىياستىنى تەشەببۇس قىلغۇچىلارنىڭ مەقسىدى**

رىئاللىق شۇكى، ھازىر دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا تەشەببۇس قىلىنىۋاتقان تۇغۇت چەكلەش ياكى پىلانلىق تۇغۇت پىكرى ئىنسانىيەتنى بەختلىك قىلىشنى مەقسەت قىلمايدۇ. ئەكسىچە، بۇ پىكىرنى تارقاتقۇچىلار باشقىلارنىڭ سانىنى بۇ ئارقىلىق ئازايتىپ، تەدرىجى يوقىتىشتىن ئىبارەت ئۆزلىرىنىڭ يامان غەرەزلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنىلا مەقسەت قىلماقتا. ئامېرىكا، ياۋرۇپا ۋە باشقا خىرىستىئان، يەھۇدىي دۆلەتلىرىدە پىلانلىق تۇغۇت تەشەببۇسى دەيدىغان نەرسە ئەسلا يوق. پەقەت مۇسۇلمان دۆلەتلىرىدە ۋە كۇففارلارنىڭ قول ئاستىدا قالغان مۇسۇلمان مىللەتلەردە تۇغۇتنى چەكلەش ئارقىلىق ئائىلە پىلانلاش دولقۇنى ئەۋجگە چىقماقتا. ئەقلى بار كىشى چۈشىنىدۇكى، بۇ، مۇسۇلمانلارغا قارىتىلغان بىر سۇيىقەستتىن باشقا نەرسە ئەمەس. بۇ، مۇسۇلمانلار سانىنىڭ كۆپىيىشىنى تىزگىنلەش ئۈچۈن قوللىنىلغان بىرئادالەتسىز سىياسەتتۇر. ئۆزلىرىنى ئىسلام دىنىغا مەنسۇپ قىلىۋالغان، ئۆزلىرىنى مەدەنىيەتلىك دەپ دەۋا قىلىۋاتقان بەزى مۇسۇلمانلار ئۆز دۈشمەنلىرىنىڭ بۇ يامان غەرەزلىرىنى تونۇماستىن، ئۇلارنىڭ بۇ تەشەببۇسلىرىغا ئاۋاز قوشماقتا.

**1139ـ سۇئال: تۇغۇت چەكلەشنى تەشەببۇس قىلغۇچىلارنىڭ غايىسى**

بەزى مۇستەملىكىچى دۆلەتلەر ئۆزلىرىنىڭ قول ئاستىدىكى، زورلۇق بىلەن مۇستەملىكە قىلىنغان مىللەتلەرنىڭ تۇغۇش ئارقىلىق كۆپ سانلىقنى ئىگىلىشىنى مەنئى قىلىش پىلانى بىلەن ئۇلارنى كۆپىيىشتىن توسۇش سىياستىنى ئېلىپ بارماقتا. بۇ سىياسەتنىڭ غايىسى مۇستەملىكە ئاستىدىكى مىللەتلەرنى ئاز سانلىق مىللەت قاتارىغا چۈشۈرۈش، ئاندىن تەدرىجى ھالدا، ئۇلارنىڭ نەسىللىرىنى قۇرۇتۇپ تاشلاش ئارقىلىق ئۇلارنى يەر يۈزىدىن پۈتۈنلەي يوق قىلىشتىن ئىبارەت ۋەھشىي سۇيىقەست ئىكەنلىكى ھەممىگە ئايان بولماقتا. شۇڭا بۇنداق شارائىتلاردا، زورلۇق بىلەن تۇغۇت چەكلەش سىياستىگە قۇربان بولۇش ئالدىدا تورىۋاتقان خەلقلەرنىڭ ئۆز نەسىللىرىنى يېتىشتۈرۈش ئارقىلىق ئۆز مەۋجۇدىيىتىنى ئاخىرىغىچە ساقلاپ قېلىش يولىدا ھارماي كۈرەش قىلىشى پەرزدۇر.

**1140ـ سۇئال: تۇغۇت چەكلەشنىڭ ھۆكۈمى**

تۇغۇت چەكلەش مۇتلەق خاتادۇر. پېقىرلىقتىن قورقۇپ ھامىلدارلىقنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن دورا ـ ئوكۇل ۋە باشقىمۇ چارىلەرنى قوللىنىش جائىز ئەمەس. چۈنكى ئاللاھ ھەرقانداق جانلىقنى ئۆز رىزقى بىلەن يارىتىدۇ. ئەمما ئائىلىۋىي سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن، مەسىلەن: ئانىنىڭ نورمال تۇغۇتتا تۇغالماستىن، بالىنى ھەرقېتىمدا ئوپېراتسىيە قىلىش ئارقىلىق ئېلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغانلىقى ياكى ئەر ـ ئايال ئىككىسى تۇغۇشنى بىر زامان كېچىكتۈرۈشتە ئۆزلىرى ئۈچۈن ياخشىراق بولىدىغانلىقىنى مەسلىھەتلەشكەنلىكى قاتارلىق ھاللاردا ئۇلارنىڭ ھامىلدارلىقنىڭ ئالدىنى ئالىدىغان دورا، ئوكۇل ۋە باشقىمۇ چارىلەرنى قوللىنىشى جائىزدۇر. پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەزلە ھەققىدىكى ھەدىسلىرى ۋە ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ تۆرەلگىنىگە قىرىق كۈن بولمىغان نۇتفە (ئابمەنى) نى دورا ياكى ئوكۇللار ئارقىلىق زۆرۈرىيەت يۈزىسىدىن چۈشۈرىۋېتىشنىڭ جائىزلىقى ھەققىدىكى پەتۋالىرى بىزنىڭ بۇ قارارىمىزنى كۈچلەندۈرىدۇ.

**1141ـ سوئال: تۇغۇتنى رەتكە سېلىشنى جائىز قىلىدىغان زۆرۈر ئەھۋاللار**

1. تەجرىبىلىك ۋە ئىشەنچلىك دوختۇرنىڭ سۆزىگە ئاساسەن، تۇغۇت ياكى ھامىلدارلىق تۇپەيلىدىن ئانىنىڭ ھاياتىغا ياكى تەن ـ سالامەتلىكىگە خەۋپ يېتىش ئەھۋالىدۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: ئۆزۈڭلارنى ھالاكەتكە تاشلىماڭلار [بەقەرە سۈرىسى 195 ـ ئايەت] يەنە مۇنداق دېگەن: ئۆزۈڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار! ئاللاھ ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر. [نىسا سۈرىسى 29 ـ ئايەت]

2. باللارنى دەپ ئېغىر قىيىنچىلىققا ئۇچراپ قېلىشتىن، ياكى باللارنىڭ تۇپەيلىدىن ئۇغرىلىق، پارىخورلۇقتەك ھارام ئىشلارنى قىلىپ سېلىشتىن ئەندىشە قىلىدىغان ئەھۋاللاردۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دېگەن: ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ [بەقەرە سۈرىسى 185ـ ئايەت] ئاللاھ سىلەرگە مۇشەققەتنى خالىمايدۇ [مائىدە سۈرىسى6 ـ ئايەت]

3. باللارنىڭ تەن سالامەتلىكى ياكى ئۇلارنى بېقىپ تەربىيىلەشنىڭ ئوبدان بولماسلىقىدىن ئەندىشە قىلىدىغان ئەھۋاللاردۇر.

4. شەرىئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان زۆرۈر ئەھۋاللارنىڭ بىرى بولسا: يېڭى بىر ھامىلدارلىق ياكى بىر تۇغۇتنىڭ قۇچاقتىكى سۈت ئېمىۋاتقان بالىنىڭ ھاياتىغا تەسىر كۆرسىتىشتىن ئەنسىرەشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈممىتىنى داۋاملىق پايدىلىق بولغان نەرسىلەرگە بۇيرۇپ، زىيانلىق بولغان نەرسىلەردىن توساتتى. لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ھاراملىق دەرىجىسىگە قەدەر چەكلىمىگەن، چۈنكى ئۇ ئۆز دەۋردىكى كۈچلۈك ۋە قۇدرەتلىك مىللەتلەرگە قاراپ بۇ ئىشنىڭ ئۇلارغا زىيان يەتكۈزمىگەنلىكىنى كۆرگەن. دېمەك: بۇنىڭدىن زىيان كېلىپ چىقىشى ئېنىقمۇ ئەمەس، ھەم داۋاملىقمۇ ئەمەس. بۇنىڭ ئۈستىگە ئېمىتىش مۇددىتىدە جىنسىي مۇناسىۋەتنى كەسكىن چەكلىۋەتكەن بولسا، تولۇق ئېمىتىش مۇددىتى ئىككى يىل بولغانلىقى ئۈچۈن، ئەر ـ ئايال ئىككىيلەن قىيىنلىپ قالغان بولاتتى. ياشلار ۋە شەھۋەتلىك كىشىلەر ئىككى يىل ئېمىتىش مۇددىتىدە ئاياللىرىغا يېقىنلاشمىسا ئۇلاردا خەتەرلىك ئەھۋاللار كۆرىلىشى مۇمكىن. شۇڭا ئېمىتىۋاتقان ئايالغا يېقىنلىششنى چەكلىگەندىن چەكلىمىگەن ياخشىراق دەپ قارىغان.

**1142ـ سوئال: بالىنى چۈشۈرىۋېتىش مەسىلىسى**

ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارغا يوقىرىقىدەك، ئۆزۈرلۈك ۋە زۆرۈرىيەت ھاللىرىدا ھامىلە بولۇشنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن چارە قوللىنىشقا رۇخسەت قىلغان بولسىمۇ، قۇرساقتىكى بالىغا جان كىرىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنى چۈشۈرىۋېتىش ئارقىلىق جىنايەت ئىشلەشنى قەتئىي مەنئى قىلغان. پۈتۈن ئىسلام فىقھشۇناس ئالىملىرىنىڭ ھەممىسى بالىغا جان كىرىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنى ئېلىۋېتىشنىڭ قەتئىي ھارام ئىكەنلىكىگە ئىتتىپاقتۇر. شۇڭا قۇرساقتىكى بالىغا زىيان يەتكۈزۈش ئەڭ ئېغىر قاتىللىق جىنايەتلەردىن سانىلىدۇ.

ئەگەر ئانىنىڭ قۇرسىقىدىكى بالىنى ئېلىۋاتمىغاندا، ئانىنىڭ چوقۇم ئۆلىدىغانلىقى ھەققىي ئىشەنچلىك دوختۇر تەرىپىدىن پەرەز قىلىنغان بولسا، بۇ ھالەتتە شەرىئەتنىڭ: "ئىككى زىياننىڭ

يېنىكرەكىنى تارتىش كېرەك "دەيدىغان ئومۇمى پرىنسىپغا ئاساسەن، ئانىنىڭ ھاياتىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن بالىسىنى ئېلىۋېتىش جائىز بولۇپلا قالماستىن، بەلكى زۆرۈردۇر. چۈنكى، تېخى ھاياتقا كۆز ئاچمىغان، ساغلام تۇغۇلىشى ياكى ئۆلۈك تۇغۇلىشى ئېھتىمال بولغان، بەچچىدانىدىكى بىر بوۋاق ئۈچۈن، ھاياتلىقتىن ئورۇن ئالغان، ئائىلە قورۇلۇشىنىڭ بىر ئاساسى بولغان، بالىلاردىن مەسئۇل بولغان، ئۈستىگە شەرئىيەت ئەھكاملىرى بۇيرۇلغان ۋە شۇ بوۋاقنىڭ دۇنياغا كېلىشىگە سەۋەب بولىدىغان ساغلام بىر ئانىنىڭ ھاياتىنى قۇربان قىلىش شەرئىيەت ۋە ئەقىلنىڭ بىردەك تەقەززاسى بىلەن جائىز ئەمەستۇر.

## 1143ـ سوئال: بالا ئېمىتىشنىڭ مۇددىتى

ھەرقانداق ھايات ئىگىسىنىڭ ھاياتىنى داۋام قىلدۇرۇشى ۋە ساغلىقىنى ساقلىشى ئۈچۈن غىزالىنىشى كېرەك. غىزالارمۇ ئۆز تەركىبلىرىگە قاراپ ھەرخىل بولىدۇ. بىرىگە پايدىلىق بولغان نەرسە، باشقا بىرسىگە زىيانلىق بولۇشى ئېھتىمال. بوۋاقلارنىڭ ئەڭ تەبىئىي ۋە ئەڭ پايدىلىق غىزاسى سۈتتۇر. سۈتلەرنىڭ ئەڭ ئەۋزىلى ۋە ئەڭ پايدىلىق بولغىنى ساغلام ئانىنىڭ سۈتى بولۇپ، ئەمدى توغۇلغان بوۋاقتا ئەڭ ئاز دېگەندە 24 ئاي ئانا سۈتىنى ئەمدۈرۈش ئۇنىڭ ساغلىقى ئۈچۈن ناھايىتى مۇھىمدۇر. بوۋاقنىڭ ئۆز ئانىسىنىڭ سۈتىنى ئەڭ كۆپ ئىككى يىل ئېمىش ھەققى باردۇر. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «ئانىلار(بالىلارنى ئېمىتىش مۇددىتىدە) تولۇق ئېمىتمەكچى بولسا، تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم» (بەقەرە سۈرىسى 233 ـ ئايەت)

## 1144ـ سوئال: ئانا سۈتىنىڭ بالىغا بولغان پايدىسى

چۈنكى تىببىي يەكۈنلەرگە ئاساسلانغاندا، ئانا سۈتىنىڭ تەركىبلىرى بوۋاقنىڭ ئېھتىياجىغا قاراپ تەرەققى قىلىپ تۇرىدۇ. بۇ ئالاھىدىلىك ياسالغان سۈت تۈرلىرىنىڭ تەركىبلىرىدە يوقتۇر. ئانىنىڭ بالىسىنى ئېمىتىشكە باشلىغان ئاۋۋالقى كۈنلىرىدىكى سۈتنىڭ تەركىبىدە كۆپ ساندىكى پروتېين (ئاقسىل) ۋە مەدەن ئۇنسۇرلىرىغا باي بولغان (Colostrum)ماددىسى بار بولۇپ، ئەينى ۋاقىتتا ئۇنىڭدا ماي ۋە شېكەر ئاز بولىدۇ. چۈنكى بوۋاقنىڭ دەسلەپكى كۈنلىرىدە بۇلارغا ھاجىتى بولمايدۇ. مۇندىن باشقا، ئانا سۈتىنىڭ تەركىبىدە بوۋاقنى تۈرلۈك كېسەللىكلەرگە قارشى قوغدىغۇچى ماددىلار باردۇر. سىل كېسىلى ۋە باشقىمۇ ئىرسىي كېسەللىكلىرى بولغان ئانىنىڭ سۈتىنى بوۋاققا ئېمىتىشكە بولمايدۇ. چۈنكى بوۋاقتا، ئېمىتكۈچىدىكى بۇ ئىرسىي كېسەللىك بوۋاققا ئۆتىدۇ ـ دە، ئۇنىڭ بېجىرىم ئۆسۈشىگە توسقۇن بولىدۇ. بوۋاقنى ئۆز ئانىسىنىڭ ئېمىتكىنىگە ھېچ نەرسە تەڭ بولالمايدۇ. چۈنكى ھەرقانداق ئانا ئۆز بالىسىغا ئۆز جېنىدىنمۇ بەك كۆيۈنىدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئالاھىدە مېھرى ـ شەپقەت كۆرسىتىدۇ. ئۆز ئانىسىنىڭ سۈتىنى ئېمىپ چوڭ بولغان بالىلار، باشقا ئاياللاردىن ياكى ھايۋانلاردىن سۈت ئەمگەن بالىلارغا قارىغاندا ساغلىق ۋە باشقىمۇ تەرەپلەردىن ئالاھىدە پەرقلىق ئۆسىدىغانلىقىمۇ تىببىي ۋە پىسخولوگىيە مۇتەخەسسىسلىرىنىڭ بىردەك يەكۈنىدۇر. چۈنكى، ئۆز ئانىسىنىڭ سۈتىنى ئېمىپ يېتىلگەن بوۋاق ئەڭ ئاۋۋال ئۇ، ئانىلىقنىڭ تېپىلماس شەپقىتىگە قانىدۇ، ئانىسىغا كۆيىدىغان ۋە ئۇنىڭ ئامراقلىقىنى ھېس قىلىدىغان بولۇپ يېتىلىدۇ. كېلەچەكتىمۇ ئۇنىڭ ياخشىلىقىنى قايتۇرۇشقا تىرىشىدۇ. تىببىي تەرەپتىن ئانىغا بالىسىنى ئېمىتىشكە بىرەر توسقۇنلۇق كۆرۈلگەن ۋاقىتتا، بالىنى ساغلام ھايۋانىنىڭ سۈتىنى ئەمدۈرۈشكە بولىدۇ.

**1145ـ سۇئال: ئاجرىشىپ كەتكەن ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بوۋاقنى ئېمىتىش مەسىلىسى**

ئىسلام شەرىئىتىنىڭ بەلگىلىمىسى بويىچە، ئاتا ـ ئانىسى ئاجرىشىپ كەتكەنلىك سەۋەبتىن ئوتتۇرىدا قالغان بوۋاقلارنى ئۆز ئانىسى ئېمىتىدۇ. ئۇنىڭ ئېمىتكىنى ئۈچۈن ئاتىسىنىڭ ھەق تۆلىشى لازىم كەلمەيدۇ. بىراق ھەق بەرسە ياخشىدۇر. ئاللاھ قۇرئاندا مۇنداق دەيدۇ: «ئانىلار (بالىلارنى ئېمىتىش مۇددىتىدە) تولۇق ئېمىتمەكچى بولسا، تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشى لازىم. ئاتىلار ئانىلارنى قائىدە بويىچە يېمەك ـ ئىچمەك ۋە كىيىم ـ كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك، كىشى پەقەت قولىدىن كېلىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىنىدۇ. ئانىنى بالىسى سەۋەبلىك زىيان تارتقۇزماسلىق لازىم. (ئەگەر ئاتا ئۆلۈپ كەتسە) ئۇنىڭ ۋارىسى ئاتىغا ئوخشاش مەسئۇلىيەتنى (يەنى ئانا بولغۇچىغا نەپىقە بېرىش ۋە ئۇنىڭ ھەقلىرىگە رىئايە قىلىش قاتارلىقلارنى) ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى كېرەك. ئەگەر ئاتا ـ ئانا كېڭىشىپ (بالىنى ئىككى يىل توشماستىنلا) ئايرىۋەتمەكچى بولسا، ئۇلارغا ھېچبىر گۇناھ بولمايدۇ. ئەگەر بالىلىرىڭلارنى ئىنىكئانىلارغا ئېمىتمەكچى بولساڭلار، قائىدە بويىچە ئۇلارنىڭ ھەققىنى بەرسەڭلارلا سىلەرگە ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ﷲتىن (يەنى ﷲنىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك قىلىشتىن) قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى، ﷲ سىلەرنىڭ قىلغان ئەمەلىڭلارنى كۆرۈپ تۇرغۇچىدۇر». (بەقەرە سۈرىسى 233 ـ ئايەت)

بالىنى ئۆزى تەرەپكە ئېلىۋالغان ئاتىنىڭ ئانىنى بالىسىنى ئېمىتىش توغرۇلۇق زورلاش ھەققى يوقتۇر. ئانا خالىسا ئۆزى ئېمىتىدۇ، خالىسا باشقا ئىشەنچلىك ئانىنىڭ ئېمىتىشىگە رازى بولىدۇ. بالىلار ئەقىل ـ ئىدراكقا ئىگە بولغاندىن كېيىن، ئوغۇل بالىلار ئاتىلىرىنىڭ ئىشلىرىنى ئۆگىنىشى ئۈچۈن ئاتىسىنىڭ يېنىدا، قىزلار ئائىلە ئىشلىرىنى ئۆگىنىشى ۋە ئۆي ئىشلىرىغا پىششىق ئۈچۈن ئانىسىنىڭ يېنىدا تۇرۇشى ياخشىدۇر.

**1146ـ سۇئال: ھەزانە (يەسلى) يېشىدىكى بالىنى بېقىش مەسىلىسى**

بالىلارنىڭ يەسلى ۋاقتى ـ بوۋاق چوڭ بولۇپ يېمەك ـ ئىچمەكلىرىنى ئۆزى يەپ، ئىچەلەيدىغان، كىيىم ـ كېچەكلىرىنى ئۆزى كىيەلەيدىغان بولغىچىلىك ئارىلىقتىكى ۋاقىت دېمەكتۇر. بالىلارنىڭ يەسلى ۋاقتىدا ئۇلارغا ياخشى قاراش ئاتا ـ ئانىنىڭ ئۈستىدىكى پەرزەنت ھەقلىرىدىن بىرىدۇر. يەسلى ئىشىغا بالىنىڭ ئانىسى دادىسىدىنمۇ ھەقلىقتۇر. شۇڭا ئىسلام دىنى بالىنى بۇ ۋاقىت ئىچىدە تەربىيىلەپ يېتىشتۈرۈش ھەققىنى ئانىلارغا بەرگەن. ھەر بوۋاق ئۈچۈن ئۇنىڭ ئۆز ئانىسى ئەڭ كۆيۈمچان ۋە ئەڭ مېھرىبان كىشىسىدۇر.

بالىلارنى يەسلى ياشلىرىدا ئانىسىنىڭ بېقىشى ئۇنىڭدىن بىھاجەت بولغىلى بولمايدىغان مۇھىم ئىشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېرى بىلەن ئاجرىشىپ، بالىسىنى تالىشىپ قالغان بىر ئايالغا "سەن ياتلىق بولغانغا قەدەر بالاڭنى ئۆزۈڭ بېقىشىڭغا ھەقلىقسەن "دېگەن. ئىسلام شەرىئەت ئالىملىرى بالىلارنى يەسلى ياشلىرىدا بېقىشقا، تەربىيىلەشكە ئانىسىنىڭ ئەڭ ھەقلىق ئېكەنلىكىنى تەكىتلەيدۇ. بالىنىڭ چىقىملىرىنى ئاتىسى تۆلەيدۇ. چۈنكى ئاتىسىنىڭ ئۈستىگە ئانىنى ۋە بالىنى بېقىش پەرزدۇر.

**1147ـ سۇئال : يېڭى تۇغۇلغان بالىنىڭ ھوقوقى**

بالا تۇغۇلۇشى بىلەن ئۇنىڭ ھەققىدە 3 ھوقۇق بەلگىلەنگەن بولىدۇ:

1. ئۇنى تەربىيىلەش ھوقۇقى
2. ئۇنىڭ جېنىنى قوغداش ھوقۇقى

3. ئەگەر ئۇنىڭغا ئاتاپ قويۇلغان مال بولسا، ئۇنى قوغداش هوقۇقى

**1148- سۇئال: يەسلى يېشىدىكى بالىنى تەربىيەلەيدىغانلارنىڭ تەرتىپى مەسىلىسى**

بالىنى تەربىيىلەش هوقۇقى "يەسلى "نامى بىلەن ئاتىلىپ، ئۇنىڭ ئانىسىغا بېرىلگەن هوقۇقتۇر. ئاندىن قالسا، ئۇنىڭغا ئانىسىنىڭ ئايال تۇغقانلىرى هەقلىقتۇر. بۇ هوقۇق ئۇچۇن ئانىسىنىڭ هەقلىق بولۇشىنىڭ سەۋەبى شۇكى، بىرىنچىدىن، بۇۋاق ئۆزىنىڭ يېمىكىنى ئۆزى يەپ، ئىچەلەيدىغان بولغىچىلىك ۋاقىت ئىچىدە ئۆز ئانىسىغا قاتتىق ئېھتىياجلىقتۇر.

ئىككىنچىدىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن سابىت بولغان هەدىسلاردا يەسلى يېشىدىكى بۇۋاقلارنى ئۆز ئانىسى بېقىپ، تەربىيىلىشىنىڭ زۆرۈرلىكى تەكىتلىنىدۇ.

ئۈچىنچىدىن، ئانىسى ئۆز بالىسى ئۈچۈن ئۆز جېنىنى قۇربان قىلالايدۇ ۋە بالىسىغا بېرىشكە تېگىشلىك ئانىلىقنىڭ تېپىلماس مېھرىنى بېرەلەيدۇ. يۇقىرىقىلارغا ئاساسەن، يەسلى هەققى ئۈچۈن ئانا ئاتىدىن هەقلىقتۇر.

ئانىسى ئۆلۈپ كەتكەن ياكى تاشلىۋېتىپ كېتىپ قالغان بۇۋاقنى ئانىسىنىڭ ئانىسى بېقىشقا هەقلىقتۇر. ئەگەر ئانىسىنىڭ ئانىسمۇ بولمىسا ياكى ئۇ، باقمىسا، ئۆز ئاتىسى باقىدۇ. ئۇمۇ بولمىسا، ئانىسىنىڭ هەمشىرىلىرى باقىدۇ. ئۇلارمۇ باقمىسا ئاتىسىنىڭ هەمشىرىلىرى باقىدۇ.

**1149- سۇئال: بالىلارنى يەسلى يېشىدا تەربىيىلەشكە هەقلىق بولۇشنىڭ شەرتلىرى**

1. بالىنى باقۇچى ئايالنىڭ ئاقىل، بالىغ ۋە مۇسۇلمان بولۇشى،

2. بالىنىڭ ئېھتىياجلىرىغا كۈچى يېتىدىغان، ياشراق، تىنى ساق ئايال بولۇشى. ئۆزى ياشىنىپ قالغان ياكى كېسەلچان ياكى سىرتتا ئىشلەيدىغان ئايال بالىنى بېقىش مەسئۇلىيىتىدىن چىقالمايدۇ.

3. ئەخلاقىي، دىنىي جەهەتتىن ئىشەنچلىك بولۇشى. ئەگەر ئەكسىچە بولسا، بالىنى بۇزۇپ قويىدۇ.

# ئون بىرىنچى باب. ئائىلىدىكى مۇناسىۋەت ۋە ئەدەپ قائىدىلەر

**1150- سۇئال: ئائىلىنىڭ ئۇرۇق - تۇغقانلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى**

ئائىلىنىڭ ئۇرۇق - تۇغقانلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى - ئۇلارغا سىلە - رەهىم (ماددىي ۋە مەنىۋى جەهەتلەردىن ياردەم) قىلىش، ئۇلارنىڭ هال - ئەهۋاللىرىنى سوراش، ئۇلارنى زىيارەت قىلىپ، يوقلاپ تۇرۇش، ئۇلار چاقىرسا قەدەم تەشرىپ قىلىش، ئېھتىياجلىق هالدا قالسا ماددىي ياردەم بېرىش، مەسلىھەت سورسا يول كۆرسىتىش قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**1151- سۇئال: ئائىلىنىڭ قول ئاستىدىكى خىزمەتكارلىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى**

بۇ مۇناسىۋەت، ئۇلارغا سىلىق، يۇمشاق مۇئامىلە قىلىشنى، تەكەببۇرلۇق قىلماسلىقنى، ئۇلارنىڭ هال - ئەهۋاللىرىدىن ياخشى خەۋەر تېپىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بەزى ئائىلىلەردىكى بالا باقۇچى قىزلار ۋە ئاياللارمۇ شۇ ئائىلىلەرنىڭ خىزمەتكارلىرى بولۇپ هېسابلىنىدۇ.

**1152- سۇئال: ئائىلىنىڭ خوشنىلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى**

مۇسۇلمان ئائىلىسىنىڭ خوشنىلىرى بىلەن بولىدىغان مۇناسىۋىتى - خوشنىلارغا قۇلىدىن كېلىشىچە ياخشىلىق قىلىش، ماددىي ۋە مەنىۋى جەهەتلەردىن ئۇلارغا ياردەم قىلىش، ئۇلارنى هۆرمەتلەش، ئازار بەرمەسلىك، ئىناق ۋە مېھرىبان بولۇش قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

**1153- سۇئال: سىلە - رەهىم هەققىدە**

سىلە رەهىم - ئۇرۇق - تۇغقانلارنىڭ ئۆزئارا بىر - بىرىگە ماددىي ۋە مەنىۋى جەهەتلەردىن ياردەم

قىلىشىش ئارقىلىق ئارىسىدىكى تۇغقانچىلىقنى داۋاملاشتۇرۇشى دېمەكتۇر. ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشمۇ سىلە ـ رەھىمنىڭ تۈرىگە كىرىدۇ. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ئائىلىلەر ئوتتۇرىسىدىكى تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتىنى ئىناق شەكىلدە داۋام ئېتىشكە ۋە ھېچبىر زامان ئۇرۇق ـ تۇغقانلىقنى ئۈزۈپ قويماسلىققا چاقىرىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا خىتاب قىلىش ئارقىلىق، پۈتۈن مۇسۇلمانلارغا ئەمر قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۇرۇق ـ تۇغقانغا، مىسكىنگە (يەنى ئاجىز ـ ئۇرۇق كەمبەغەللەرگە)، ئىبنى سەبىلگە (يەنى يۇرتىدىن ئايرىلىپ، يولدا قالغان پۇلسىز مۇساپىرگە) خەير ـ ساخاۋەتتىن ھەققىنى بەرگىن.» (ئىسرا سۈرىسى 26 ـ ئايەت)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى رىزقىنىڭ كەڭ بولۇشىدىن ياكى ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشىدىن خۇرسەن بولسا، سىلە رەھىم قىلسۇن. (بۇخارى: 2067)

**1154 ـ سوئال: ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا قىلىنىدىغان سىلە ـ رەھىمنىڭ نىملەرنى ئۆزئىچىگە ئالىدىغانلىقى**

ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا سىلە ـ رەھىم قىلىش ماددىي ۋە مەنىۋى ھەر ئىككى جەھەتنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ: ماددىي جەھەتتىن سىلە ـ رەھىم قىلىش دېگەنلىك، ئۇرۇق ـ تۇغقانلاردىن بىرەرسى ماددىي قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەن بولسا، ئۇنىڭغا پۇل ـ مال ياردەم قىلىش، قەرىزدار بولسا، ئۇنى ئۈزۈشكە ياردەم قىلىش، كېسەل بولسا، ئۇنى داۋالىتىش ۋە ئۇلاردىن بىرەرسى ئاجىز بولسا، ئۇنىڭ ئىشلىرىغا كۆچى بىلەن ياردەم قىلىش قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئەمما مەنىۋى جەھەتتىن سىلە ـ رەھىم قىلىش دېگەنلىك، ئۇرۇق ـ تۇغقانلارنى زىيارەت قىلىش، كېسەل بولسا يوقلاش، چاقىرسا ئۇلارغا قەدەم تەشرىپ قىلىش، ئۇلارنىڭ مۇسىبەتلىرىگە تەزىيە بىلدۈرۈش، خوشاللىقلىرىنى تەنتەنە قىلىش قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

سىلە ـ رەھىم قىلىش كۆپلىگەن كىشىلەرنىڭ چۈشەنگىنىدەك، سۆز بىلەن، قۇرۇق سالام بىلەن ياكى ئۇلارنى زىيارەت قىلىپ قويۇش بىلەنلا ئادا تاپمايدۇ. بەلكى ئورۇق ـ تۇغقانلارغا ئۆز نەپسىنىڭ مەنپەئەتلىرىدىن كېچىپ قوللىرىدىن كېلىشچە ياردىمىنى يەتكۈزۈش بىلەن بولىدۇ.

**1155 ـ سوئال: سىلە رەھىم قىلىنىدىغانلارنىڭ تەرتىپلىرى**

ئىمام نەۋەۋى سىلە ـ رەھىم قىلىنىدىغانلارنىڭ تەرتىپلىرى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: «سىلە ـ رەھىمنى ئەڭ ئاۋۋال ئانىغا، ئۇنىڭدىن كېيىن ئاتىغا، ئۇنىڭدىن كېيىن چوڭ دادا ۋە چوڭ ئانىلارغا، ئۇنىڭدىن كېيىن قىز ـ ئوغۇل قېرىنداشلارغا، ئۇنىڭدىن كېيىن تاغا ئاكىلار ۋە تاغا ئاچىلارغا ئۇنىڭدىن كېيىن قىز ـ ئوغۇل قېرىنداشلارنىڭ ۋە تاغىلارنىڭ پەرزەنتلىرىگە، ئۇنىڭدىن كېيىن خوشنىلارغا، ئۇنىڭدىن كېيىن قېيىن ئاتا ۋە قېيىن ئانا قاتارلىق قودىلىقتىكى تۇغقانلىرىغا قىلىش كېرەك. خوشنىلارغا سىلە ـ رەھىم قىلىشتا، ئۇلارنىڭ سىلە ـ رەھىم قىلغۇچىنىڭ ئۆيىگە يېقىن بولۇش ۋە ئۇزاق بولۇشىدىكى تەرتىپ بويىچە ئىش ئېلىپ بېرىلىدۇ. يېنىدىكى خوشنىغا سىلە ـ رەھىم قىلىش ئۇزاقتىكى قوشنىغا سىلە ـ رەھىم قىلىشتىن زۆرۈردۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئاۋۋال يېقىندىكىگە، ئاندىن ئۇزاقتىكىگە قىلىش كېرەك. ئەمما كىشىنىڭ ئۆز ئائىلىسىگە يەنى ئايالىغا ۋە پەرزەنتلىرىگە قىلىدىغان چىقىملىرى "سىلە ـ رەھىم "نامى بىلەن ئەمەس، بەلكى "نەفەقە "نامى بىلەن ئاتىلىدۇ. نەفەقە ـ سىلە ـ رەھىمدىن ئاۋۋالقى ئورۇندا تۇرىدۇ. كىشى ئۆز ئائىلىسىنىڭ نەفەقىسىنى تولۇق ئادا قىلغاندىن كېيىن، ئاندىن سىلە ـ رەھىمنى ئادا قىلىشى كېرەك.

**1156ـ سۇئال: سىلە ـ رەھىم قىلىشنىڭ ھۆكمى**

سىلە ـ رەھىم قىلىش ھەرقانداق مۇسۇلمان، بالىغ، ئاقىل بولغان كىشىنىڭ ئۈستىگە پەرزدۇر.

سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇش گۇناھى كەبىرىلەردىن سانىلىدۇ. سىلە ـ رەھىمنىڭ يوقىرىسى، ئۇرۇق ـ تۇغقانلار ئۈچۈن ئۆزىنىڭ مال دۇنياسى، يۈز ـ ئابرۇيىنى ۋە ماددىي ھەم مەنىۋى كۈچىنى ئايىماسلىق. سىلە ـ رەھىمنىڭ ئەدناسى، ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىش ۋە تەبەسسۇم بىلەن قاراشتىن ئىبارەتتۇر. كىشىلەرگە چىرايلىق سۆز قىلىش ۋە تەبەسسۇم بىلەن قاراش ھەم ئىبادەت ھەم سەدىقىدۇر.

**1157ـ سۇئال: سىلە ـ رەھىم قىلىشنىڭ پەزىلىتى**

سىلە ـ رەھىم قىلىشنىڭ پەزىلىتى ئىنتايىن كۆپتۇر. تۇغقانلارنىڭ ئۆزئارا بىر ـ بىرىگە سىلە ـ رەھىم قىلىشىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئارىسىدىكى يېقىنلىق ۋە دىنىي قېرىنداشلىق كۈچىيىدۇ. چۈنكى دۇنيادا، يېقىن بولسۇن، يىراق بولسۇن ئۇرۇق ـ تۇغقىنى بولمىغان ئادەم يوقتۇر. پۈتۈن مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىنىڭ ئۇرۇق ـ تۇغقانلىرىغا سىلە ـ رەھىم قىلىدىغان بولسا، جەمئىيەتتە سىلە ـ رەھىم قىلىنمىغان ئاجىز، كەمبەغەل قالمايدۇ.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مىسكىنگە سەدىقە بېرىش پەقەت سەدىقىنىڭ ساۋابىغا ئېرىشتۈرىدۇ. تۇغقانلارغا سەدىقە بېرىش سەدىقە ۋە سىلە رەھىمنىڭ ساۋابىغا ئېرىشتۈرىدۇ. (نەسائى: 2582)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: نەسەبىڭلار ئىچىدىكى سىلە رەھىم قىلىشقا تېگىشلىك كىشىلەرنى بىلىۋېلىڭلار. شەك شۈبھىسىزكى، سىلە رەھىم، تۇغقانلار ئارىسىدا مېھرى مۇھەببەتنى كۈچەيتىدۇ. پۇل مالغا بەرىكەت كەلتۈرىدۇ. ئۆمۈرنىڭ ئۇزۇن بولۇشىغا سەۋەب بولىدۇ. (تىرمىزى: 1979)

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: كىمكى رىزقىنىڭ كەڭ بولۇشىدىن ياكى ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن بولۇشىدىن خۇرسەن بولسا، سىلە رەھىم قىلسۇن. (بۇخارى: 2067)

ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا قىلغان ياخشىلىقنىڭ ساۋابى يات كىشىلەرگە قىلغان ياخشىلىقنىڭ ساۋابىدىن كۆپتۇر. زاكاتنىمۇ ئاۋۋال ئېھتىياجلىق ئۇرۇق ـ تۇغقانلارغا، ئاندىن باشقا مۇسۇلمانلارغا بېرىش ئەۋزەلدۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم كېلىپ: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! مېنىڭ تۇغقانلىرىم بار. مەن ئۇلارغا سىلە رەھىم قىلىپ تۇرىمەن. بىراق، ئۇلار ماڭا سىلە رەھىم قىلمايدۇ. مەن ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىپ تۇرىمەن. بىراق، ئۇلار ماڭا يامانلىق قىلىدۇ. مەن ئۇلارغا مېھرىبانلارچە مۇئامىلە قىلىمەن. بىراق، ئۇلار ماڭا نادانلارچە مۇئامىلە قىلىدۇ، دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر سەن ھەقىقەتەن ئېيتقانلىرىڭدەك قىلغان بولساڭ، ئۇلارنىڭ گۇناھى ئۆزىگە، لېكىن سەن بۇ ئىشنى داۋام قىلىپلا تۇرساڭ، الله تەرەپتىن بىر قوغدىغۇچى سەن بىلەن ھەمىشە بىللە بولۇپ، سېنى ئۇلاردىن قوغدايدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 2558)

**1158ـ سۇئال: ئومۇمىي سىلە ـ رەھىم**

ئومۇمىي سىلە ــ رەھىم ، دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدىكى ھەرمىللەت مۇسۇلمانلارنى بىر ـ بىرى بىلەن باغلاپ تۇرىدىغان ئومۇمىيۈزلۈك بىر دىنىي باغلىنىش بولۇپ، بۇ باغلىنىش ئاللاھنىڭ

مۇسۇلمانلارغا ئاتا قىلغان ئەڭ كاتتا نېمىتىدۇر. مۇسۇلمانلار مۇشۇ باغلىنىشنىڭ يۈزىسىدىن ئۆزلىرىنىڭ تىلىنىڭ، ئىرقىنىڭ، رەڭگىنىڭ ۋە ۋەتىنىنىڭ ھەرخىل بولۇشىدىن قەتئىينەزەر، ئۆزئارا بىر ـ بىرى بىلەن ھەقىقىي قېرىنداشلاردۇر.

بۇ ئومۇمىي سىلە ـ رەھىمنى مۇسۇلمانلار بىر ـ بىرىگە مېھرىبانلىق كۆرسىتىش، بىر ـ بىرىنى ئاللاھ يولىدا ياخشى كۆرۈش، پەندە ـ نەسىھەت قىلىشىش، بىر ـ بىرىگە پايدا يەتكۈزۈش؛ زىيانلاردىن، خەتەرلەردىن، بالالاردىن بىر ـ بىرىنى مۇداپىئە قىلىش؛ بىر ـ بىرىگە ياخشى دۇئا قىلىش، ئاددىسى بىر ـ بىرى بىلەن ئۇچراشقاندا: ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم (سىلەرگە ئامانلىق بولسۇن)، دەپ قىزغىن سالام بېرىشىش ئارقىلىق ئادا قىلىشقا بۇيرۇلغان.

## 1159ـ سۇئال: خۇسۇسىي سىلە ـــ رەھىم

خۇسۇسىي سىلە ـ رەھىم ، ئائىلىدىكى ئەزالارنى بىر ـ بىرى بىلەن باغلاپ تۇرىدىغان تۇغقانلىق مۇناسىۋىتىدۇر. مەسىلەن: ئاتا ـ ئانىلارغا، تاغا ئاكا ـ تاغا ئاچىلارغا، قېرىنداشلارغا ۋە پەرزەنتلەرگە قىلىنغان سىلە ـ رەھىم خۇسۇسىي سىلە ـ رەھىمگە كىرىدۇ. خۇسۇسىي سىلە ـ رەھىمنىمۇ ئومۇمىي سىلە ـ رەھىمنى ئادا قىلغاندەك ئادا قىلىمىز. بۇنىڭ سىرتىدا، خۇسۇسىي سىلە ـــ رەھىم ئۈچۈن بىر ـ بىرىگە ماددىي جەھەتتىن ياردەم قىلىش، زىيارەت قىلىپ يوقلاپ تۇرۇش، ھال ـ ئەھۋاللىرىنى سوراش قاتارلىق ھەقلەر سابىتتۇر.

ئومۇمەن ئېيتقاندا، ھەرئىككى تۈرلۈك سىلە ـ رەھىم ھەركىشىنىڭ قولىدىن كېلىشىچە، ئىمكانىيىتىنىڭ يار بېرىشىچە بىر ـ بىرىگە ياخشىلىق قىلىش، پايدا يەتكۈزۈش ۋە ئۇلارنى زىيان ـ زەخمەتلەردىن قوغداش ئارقىلىق ئادا قىلىنىدۇ.

## 1160ـ سۇئال: سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويۇشنىڭ گۇناھى

سىلە ـ رەھىمنى داۋام قىلدۇرۇشنى ئۈزۈپ قويۇشنىڭ گۇناھى ئېغىردۇر. چۈنكى سىلە ـ رەھىم مۇسۇلمانلارنىڭ ئورتاق مەنپەئەتلىرى ئۈچۈن بۇيرۇلغان بىر ئىلاھىي پەرماندۇر. كىشىلەرنىڭ بىر ـ بىرىگە سىلە ـ رەھىم قىلىشى ئارقىلىق جەمئىيەتتە ياخشىلىق ۋە بەرىكەت داۋام قىلىدۇ. سىلە ـ رەھىمنى ئۈزۈپ قويغۇچىلار ئاللاھ تائالانىڭ لەنىتىگە ئۇچرايدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە بۇ توغرىدا مۇنداق دەيدۇ: «ئاللاھقا بەرگەن ۋەدىنى مۇستەھكەملىگەندىن كېيىن، ئۇنى بۇزغانلار، يەر يۈزىدە بۇزغۇنچىلىق قىلغانلار، ئاللاھ تائالانىڭ سىلە ـ رەھىم قىلىشتىن ئىبارەت ئەمرىنى تۇتمىغانلار، ئەنە شۇلار لەنەتكە دۇچار بولىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ ئاخىرەتلىكى يامان بولىدۇ.» (رەئد سۈرىسى 25 ـ ئايەت)

بۇ ئايەتتىن شۇنى بىلىشىمىز مۇمكىنكى، سىلە ـ رەھىم قىلىشنى تەرك ئەتكۈچىلەر ئاللاھقا بەرگەن ئەھدىسىنى بۇزغان خائىنلار قاتارىدا جازاغا تارتىلىدۇ. چۈنكى ئۇ، ئادەم ئەۋلادىنىڭ ئۈستىگە بۇرۇنلا يۈكلەنگەن بىر پەرزدۇر.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: شەك شۈبھىسىزكى، رەھىم (تۇغقاندارچىلىق) رەھماندىن شاخلاپ چىققان سۆزدۇر. الله ئۇنىڭغا: كىم ساڭا رىئايە قىلسا (يەنى سىلە رەھىم قىلسا)، مەنمۇ ئۇنىڭغا (رەھمىتىمنى) يەتكۈزىمەن. كىمكى سېنى ئۈزۈۋەتسە، مەنمۇ ئۇنىڭدىن (رەھمىتىمنى) ئۈزۈۋېتىمەن، دېدى. (بۇخارى: 5988)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: رەھىم (تۇغقانچىلىق) ئەرشكە ئېسىقلىق ھالەتتە تۇرۇپ: كىم مېنى يەتكۈزسە (يەنى سىلە رەھىم قىلسا)، الله رەھمىتىنى ئۇنىڭغا

يەتكۈزىدۇ. كىم مېنى ئۈزسە، الله ئۇنىڭدىن رەھمىتىنى ئۈزىدۇ، دەيدۇ. (مۇسلىم: 2555)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا پاھىشە ئايالنى ۋە سىلە رەھىمنى ئۈزگەن كىشىنى دۇنيادىمۇ، ئاخىرەتتىمۇ جازالايدۇ. (تىرمىزى: 2511)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: ئىنسانلارنىڭ ئەمەللىرى ھەر پەيشەنبە ئۆتۈپ، جۈمە كىرگەن كېچىسى تەكشۈرۈلىدۇ. سىلە رەھىمنى ئۈزگۈچىنىڭ ئەمەلى قوبۇل بولمايدۇ. (ئەھمەد: 9902) پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: سىلە رەھىمنى ئۈزگۈچى جەننەتكە كىرمەيدۇ. (مۇسلىم: 2556)

## 1161ـ سۇئال: خوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىش

خوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىش ئىماننىڭ ئەڭ كۆرىنەرلىك نەتىجىلىرىدىن بىرىدۇر. چۈنكى، خوشنىدارلىقنىڭ ھەقلىرى بەكمۇ چوڭدۇر. ئىسلام تارىخىدىكى ئۆلگىلىك زاتلار بىرەر كىشىنىڭ ۋە ئائىلىسىنىڭ ياخشى ياكى يامان ئىكەنلىكىنى ئۇنىڭ خوشنىدارچىلىقىغا قاراپ باھالايتتى. ئۇلار ئاۋۋال خوشنىلىرىدىن ئۇ كىشى ھەققىدە سورايتتى، خوشنىلىرى ئۇنى ياخشى ئائىلە دەپ تەرىپلىسە، ئۇنىڭغا دىيانەتلىك، ياخشى ئائىلە دەپ باھا بېرەتتى. ئەگەر خوشنىلىرى ئۇنىڭدىن زارلانسا، ئەخلاقىدىن شىكايەت قىلسا، ئۇنىڭ بىلەن قۇدا بولۇش، خوشنا بولۇش ۋە مۇئامىلە قىلىش قاتارلىق ئىشلاردىن ۋازكېچەتتى. بىزنىڭ مىللىتىمىزدىمۇ بۇ ئادەت بار. شۇڭا ئەجدادلىرىمىز "خوشنىسىغا قاراپ ئۆي ئال "دېگەن ھېكمەتنى بېكارغا ئېيتمىغان.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام ماڭا قوشنىغا ياخشىلىق قىلىشنى تەۋسىيە قىلىۋەرگەچكە، كېيىنچە قوشنىنى مىراسخور قىلىپ قويىدىغان ئوخشايدۇ دەپ ئويلاپ قالغانىدىم. (بۇخارى: 6014)

## 1162ـ سۇئال: خوشنىدارچىلىقنىڭ ھەقلىرى

خوشنىدارچىلىقنىڭ ھەقلىرى ھەرتۈرلۈك بولىدۇ. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۈستىدە، ئۆزىنىڭ كاپىر خوشنىسىغا ئۆتەشكە تېگىشلىك بىرلا ھەق بولۇپ، بۇ بولسىمۇ خوشنىدارلىق ھەققى. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۈستىدە ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان خوشنىسىغا ئۆتەشكە تېگىشلىك ئىككى ھەق بولۇپ: ئۇنىڭ بىرى، خوشنىدارلىق ھەققى؛ يەنە بىرى، مۇسۇلمانلىق ھەققىدۇر. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۈستىدە، ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان، ئۇرۇق ـ تۇغقان خوشنىسىغا ئۆتەشكە تېگىشلىك ئۈچ ھەق بولۇپ: بۇلارنىڭ بىرى، خوشنىدارلىق ھەققى؛ ئىككىنچىسى، مۇسۇلمانلىق ھەققى؛ ئۈچىنچىسى، ئۇرۇق ـ تۇغقانلىق ھەققىدۇر. مۇسۇلمان كىشىنىڭ ئۈستىدە، ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان، ئۇرۇق ـ تۇغقان، يېقىن (يەنى ئۆيى ئۇنىڭ ئۆيىگە ئەڭ يېقىن بولغان) خوشنىسىغا ئۆتەشكە تېگىشلىك تۆت ھەق بولۇپ: بۇلارنىڭ بىرى، مۇسۇلمانلىق ھەققى؛ ئىككىنچىسى، تۇغقانلىق ھەققى؛ ئۈچىنچىسى، خوشنىدارلىق ھەققى؛ تۆتىنچىسى يېقىن خوشنىلىق ھەققىدۇر. يېقىن خوشنا يىراق خوشنىسىدىن ئەلۋەتتە ئەۋزەلدۇر. دەرھال ياردىمىڭىزگە ئۈلگۈرىدىغان، باشقىلارغىمۇ ياخشى تەرىپىڭىزنى قىلىپ بېرىدىغان ۋە سىزنى يالغۇز قىلمايدىغان كىشى ئەلۋەتتە سىزنىڭ يېقىن خوشنىڭىزدۇر. شۇڭا خوشنىدارلىقنىڭ سىرتىدا، يېقىن خوشنا بولغانلىقنىڭ ھەققى ئالاھىدە ئايرىم بىرھەق بولۇپ بېكىتىلگەن. ئەجدادلىرىمىزمۇ "يىراقتىكى تۇغقىنىڭدىن يېقىندىكى خوشناڭ ياخشى "دەپ بېكار ئېيتمىغان.

### 1163ـ سۇئال: خوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ تەرتىپى

خوشنىلارغا ياخشىلىق قىلىشنى ئۆيگە مۇساپە جەھەتتىن ئەڭ يېقىن بولغىنىدىن باشلاش كېرەك. ئۆيگە ئەڭ يېقىن بولغان خوشنىنىڭ ھەققى، يىراق بولغان خوشنىنىڭكىدىن ئەھمىيەتلىكتۇر. شۇڭا ئۇ ئاۋۋال ئادا قىلىنىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بېقىنىدىكى قوشنىسىنىڭ ئاچ ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ، قورسىقى توق ياتقان كىشى ماڭا ئىمان كەلتۈرگەن بولمايدۇ. (ئەلكەبىر 751 بەززار)

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم، ئى رەسۇلۇللاھ! كىشىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، پالانى ئايال كۆپ ناماز ئوقۇيدىكەن، روزىنىمۇ كۆپ تۇتىدىكەن ۋە كۆپ سەدىقە بېرىدىكەن. بىراق، ئۇ قوشنىلىرىغا تىل ئاھانەت قىلىدىكەن؟ دېگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ دوزاخقا كىرىدۇ، دېدى. ئۇ يەنە: ئى رەسۇلۇللاھ ! كىشىلەرنىڭ ئېيتىشىچە، پالانى ئايال ئاز روزا تۇتىدىكەن، سەدىقىنىمۇ ئاز بېرىدىكەن، نامازنىمۇ ئاز ئوقۇيدىكەن. ئۇ قۇرۇت چاغلىق ئاز نەرسىلەرنى سەدىقە قىلىدىكەن. بىراق، قوشنىلىرىغا تىل ئاھانەت قىلمايدىكەن؟ دېگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇ جەننەتكە كىرىدۇ، دېدى.(ئەھمەد: 9383)

### 1164ـ سۇئال: كىشىلەرنىڭ ئۆيلىرىگە كىرىشتىكى ئەدەپ ئەخلاقلار

كىشىلەرنىڭ ئۆيلىرىگە كىرىشتە ئىشىكنى قېقىپ، رۇخسەت سوراپ كىرىش ئىسلام شەرئىتىنىڭ كۆرسەتمىلىرىدىندۇر. بىر قېتىم ئىشىكنى چېكىشتە ئاچمىسا، ئۈچ قېتىم چېكىش كېرەك. چۈنكى، بىرىنچى قېتىملىق چېكىشتە ئاڭلىماي قالغان بولسا، ئىككىنچى قېتىملىق چېكىشتە ئاڭلايدۇ. ئىشىكنى ئېچىشنى خالىغان كىشى ئۈچىنچى قېتىملىق چېكىشتە ئاچىدۇ. ئۈچىنچى قېتىملىق چېكىشتىمۇ ئاچمىسا، ياكى ئۆي ساھىبى ئۆيدە يوق، ياكى ئېچىشنى خالىمىغان بولۇشى ئېھتىمال. شۇڭا ئۈچ قېتىم چېكىشتە ئىشىكنى ئاچمىسا قايتىپ كېتىش لازىم. ئاللاھ قۇرئاندا: «ئي مۇئمىنلەر! باشقىلارنىڭ ئۆيلىرىگە كىرمەكچى بولساڭلار، ئىشىكنى قېقىپ (ئۆي ئىگىسىدىن) رۇخسەت سوراپ ۋە ئۇلارغا سالام بېرىپ ئاندىن كىرىڭلار.» دەيدۇ. (نۇر سۇرىسى 27 ـ ئايەت)

### 1165ـ سۇئال: ئاياللارنىڭ سىرتقا چىقىشىدىكى ئەدەپلەر

ئىسلام شەرئىتى ئاياللارنىڭ سىرتقا چىققاندا، باشلىرىنى، كۆكرەكلىرىنى، بويۇنلىرىنى يېپىپ، ئوزۇن، ئېسىل كىيىملەرنى كىيىپ چىقىشلىرىنى تەۋسىيە قىلىدۇ. بۇ، ئاياللارنىڭ ئىپپەت، نومۇسلىرىنى قوغداش ۋە ھۆرمىتىنى كۆتىرىش يولىدىكى ئەڭ ئېسىل مەدەنىيەتتۇر. ئاللاھ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: « (ئاياللارسىرتقا چىققانلىرىدا) لېچەكلىرى بىلەن كۆكرەكلىرىنى ياپسۇن.» (نۇرسۇرىسى 31 ـ ئايەت)

ئاللاھ يەنە، ئاياللارنىڭ سىرتقا چىققانلىرىدا بولسۇن، ياكى ئۆي ئىچىدە بولسۇن، نامەھرەم ئەرلەرگە تىكىلىپ قارىماسلىقنى ۋە زىننەتلىرىنى ئۇلارغا ئاشكارا قىلماسلىقنى تەۋسىيە قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «مۇئمىنە ئاياللارغا ئېيتقىنكى، ئۇلار نامەھرەم ئەرلەرگە تىكىلىپ قارىمىسۇن. ئەۋرەت ئەزالىرىنى ياپسۇن. كۆرۈنۈپ تۇرىدىغان قىسمىدىن باشقا زىننەتلىرىنى ئاشكارا قىلمىسۇن.» (نۇر سۇرىسى 31 ـ ئايەت)

ئاللاھنىڭ بۇ ئەمرى ئاياللارنى ھەرتۈرلۈك پىتنە ـ پاساتلاردىن مۇھاپىزەت قىلىش، شەيتانىي

ھەۋەسلەرگە يول بەرمەسلىك ۋە بۇنداق شەيتانى ھەۋەسلەرنىڭ كېلىپ چىقىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن بولۇپ، نەتىجىدە ئىسلامىي ئائىلىنى يامان ئاقىۋەت ۋە پىتنەلەردىن قوغداشنى مەقسەت قىلىدۇ. ئاللاھ ئەرلەرنى يات ئاياللارغا ئارىلىششتىن توسۇپ مۇنداق دەيدۇ: «سىلەر پەيغەمبەرنىڭ ئاياللىرىدىن بىر نەرسە سوراپ ئالماقچى بولساڭلار، پەردە ئارقىسىدىن سوراپ ئېلىڭلار. مۇنداق قىلىش سىلەرنىڭ دىللىرىڭلارنىمۇ، ئۇلارنىڭ دىللىرىنىمۇ ئەڭ پاك تۇتىدۇ.» (ئەھزاب سۈرىسى 53 ـ ئايەت)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللارغا تەلىم بېرىشتە، ئۇلارغا ئايرىم بىر كۈن، ئەرلەرگە ئايرىم بىر كۈن بەلگۈلەيتتى. ئۇلارنى ئارىلىشىشتىن مەنئى قىلاتتى.

### 1166ـ سۇئال: يېمەك ـ ئىچمەكنىڭ ھۆكۈمى

ئوزۇقلۇق ئۈچۈن يېيىش، ئۇسسۇزلۇقنى قاندۇرۇش ئۈچۈن ئىچىش، ئەگەر زۆرۈرىيەت تېپىلغاندا ھارام نەرسە ياكى ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان گۆشى بولسىمۇ ۋەياكى باشقىلارنىڭ مىلى بولسىمۇ ئۇنى كېيىن تۆلەپ بەرگەن تەقدىردە يېيىش پەرىز بولۇپ ، ھەدىسنىڭ ھۆكۈمى بويىچە ئۇنداق قىلغۇچىغا ساۋاپ بېرىلىدۇ. ھەدىسنىڭ ھۆكۈمى بويىچە يېگەن ۋە ئىچكەنگە ساۋاپ بېرىلىدۇ. ئەگەر يېمەي ئىچمەي ئۆلۈپ قالسا ، گۇناھكار بولىدۇ. چۈنكى ئۇ ئۆزىنى- ئۆزى ھالاكەتكە تاشلىغانلىق بولىدۇ. ئىنساننىڭ ئۆز جېنىنى ساقلىغۇدەك مىقداردا يېيىشى پەرىزدۇر. ناماز ئوقۇش، روزا تۇتۇش قاتارلىق ئىبادەتلەرنى بەجا كەلتۈرەلىگىدەك قۇۋۋەتكە ئېرىشتۈرىدىغان مىقداردا يېيىش كىشىنى ئەجىرگە ئېرىشتۈرىدۇ. كۈچ قۇۋۋەتنى تېخىمۇ ئاشۇرۇش ئۈچۈن تويغىچە يېيىش مۇباھتۇر. تويۇپ بولغاندىن كېيىن يەنە ئۈستىگە يېيىش ھارامدۇر. نەپلە ئىبادەتلەرنى جايىدا ئادا قىلىش ، ئىلىم ئۆگىنىش ۋە ئۆگىتىش ئۈچۈن تويغۇچە يېيىش سۈننەتتۇر.

### 1167ـ سۇئال: تاماق يېيىشنىڭ سۈننەتلىرى

1. باشلىغاندا بىسمىللاھ دېيىش، ئاخىرىدا ئەلھەمدۇلىللاھ دېيىش. ئەلھەمدۇ سۆزىنى دېگەندە يۇقىرى ئاۋازدا دېمەيدۇ. پەقەت ھەمراھلىرى تاماق يەپ بولغاندا يۇقىرى ئاۋازدا دېسىمۇ بولىدۇ. ئەگەر دەسلەپتە بىسمىلاھ دېيىشنى ئۇنتۇپ قالغان بولسا،ئىسىگە يەتكەندە «بىسمىلاھى ئەۋۋەلەھۇ ۋە ئاخىرەھۇ» دېسۇن.

2. تاماق يېيىشتىن بۇرۇن ۋە يەپ بولغاندىن كېيىن قولنى يۇيۇش لازىم. تاماق يېيىشتىن ئىلگىرى قولغا سۇ بەرگەندە ياشلارنىڭ قولىغا دەسلەپ سۇ بېرىش لازىم. چۈنكى ياشلار كۆپرەك، ياشانغانلار بولسا سەل ئازراق يەيدۇ. تاماقنى يەپ بولغاندىن كېيىن دەسلەپتە ياشانغانلارنىڭ قولىغا سۇ بېرىش لازىم. چۈنكى بىر ھەدىستە مۇنداق دېيىلىدۇ «كىچىكلىرىمىزگە رەھىم، چوڭلىرىمىزغا ھۆرمەت قىلمىغانلار بىزدىن ئەمەس» شۇنداق قىلغانلىق چوڭلارنى ھۆرمەت قىلغانلىق بولىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار تاماق يېمەكچى بولسا، "بىسمىللاھ " دەپ باشلىسۇن! ناۋادا بېشىدا "بىسمىللاھ" دېيىشنى ئۇنتۇغان بولسا، ئېسىگە كەلگەندە بىسمىللاھى ئەۋۋەلەھۇ ۋە ئاخىرەھۇ (يەنى بېشىدىمۇ ۋە ئاخىرىدىمۇ بىسمىللاھ) دەۋەتسۇن! (ئەبۇ داۋۇد: 3767)

3. ناننىڭ ئۈستىگە تۇز كۆرىسى ياكى قاچا قوچىدەك نەرسىلەرنى قويۇش، قولنى ياكى پىچاقنى نان بىلەن سۈرتۈش مەكروھتۇر. شىرەنى نان بىلەن ئېرتىشقا بولمايدۇ .

4. تەكەببۇرلۇق يۈزىدىن بولمىسىلا، يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ تاماق يېيىشنىڭ ھېچ يامىنى يوق . ھېچ يامىنى يوق دېگەن سۆز ئۇنداق قىلماسلىقنىڭ ئەۋزەل ئىكەنلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ.

شۇئەيب ئىبنى ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر دادىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھېچكىم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يۆلەنچۈككە يۆلىنىپ ئولتۇرۇپ تاماق يېگىنىنى ياكى كىشىلەرنىڭ ئالدىغا چىقىپ ماڭغانلىقىنى كۆرۈپ باقمىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 3770)

5. باش ئوچۇق ئولتۇرۇپ تاماق يېيىشمۇ تاللانغان قاراشقا ئاساسەن مەكروھتۇر.

6. ناننىڭ ئۆتتۈرىسىنى يەپ، چۆرىسىنى قويۇپ قويۇش ياكى ئىسىل پىشقان يېرىنىلا يېيىش ۋە باشقا يەرلىرىنى قويۇپ قويۇش ئىسراپچىلىقتۇر. لېكىن ئۇ قويۇپ قويغان قىسمىنى يەيدىغان باشقا بىرى بولسا، ئۇنىڭ ھېچ يامىنى يوق. شۇنداقلا ئاق نانلار ئىچىدىن بىرەر ئاق ناننى تاللاپ يېسە ياكى چىشى بولمىغانلىقتىن يۇمشاق ناننى تاللاپ يېسە، بۇنىڭمۇ ھېچ يامىنى يوق.

7. ناننى يەرگە تاشلىۋېتىش مەكروھتۇر. كىشى ئۆيىدىكى چاغدا نان تەييار بولۇپ قالسا، تېتىتقۇغا ساقلاپ ئولتۇرماستىن ناننى يېگەچ ئولتۇرۇش نانغا ھۆرمەت قىلغانلىقتۇر. ئەمما مېھماندارچىلىقتا بولسا، تاماقتا تەكلىپ قىلىنىشىنى كۈتۈپ ئولتۇرىدۇ .

8. قولىدىن چۈشۈپ كەتكەن بىرەر توغرام ناننى تاشلىۋېتىشكە بولمايدۇ. چۈنكى ئۇ ئىسراپچىلىقتۇر شۇڭا ئۇنى ئالدى بىلەن يېۋېتىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلارنىڭ قولىدىن بىرەر لوقما تاماق چۈشۈپ كەتسە، ئۇنى شەيتانغا تاشلاپ قويماي ئېلىپ، تازىلىۋېتىپ يېسۇن! تاماقتىن كېيىن قولىنى يالىماي تۇرۇپ قولياغلىقىغا سۈرتمىسۇن ! چۈنكى ئۇ، بەرىكەتنىڭ قايسىدا (يەنى يەپ بولغىنىدا ياكى قولدا قالغىنىدا) ئىكەنلىكىنى بىلمەيدۇ. (مۇسلىم: 2033)

9. تاماقنى يېگىلى باشلىغان ۋاقىتتا قاچىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن يېمەسلىك سۈننەتتۇر. چۈنكى بەرىكەت قاچىنىڭ ئوتتۇرىسىغا چۈشىدۇ. بىر خىل تامىقى بار قاچىدىن تاماق يېگەندە قاچىنىڭ بىر تەرەپىدىن يېيىش سۈننەتتۇر. ئەكسىچە، تۈرلۈك مېۋە قويۇلغان قاچىدىن مېۋە يېگەندە خالىغان تۈرنى ئېلىپ يېسە بولىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: تاماقنىڭ بەرىكىتى ئوتتۇرىدا بولىدۇ، شۇڭا تاماقنىڭ ئوتتۇرىدىن يېمەي ئەتراپىدىن يەڭلار! دېگەن. (تىرمىزى: 1805)

10. تاماقنى ئۆز ئالدى تەرىپىدىن ئېلىپ يېيىش سۈننەتتۇر. تاماقنى ھەمراھىنىڭ ئالدىدىن ئېلىپ يېگەندە، بولۇپمۇ شورپا ۋە شۇنىڭدەك تاماقلارنى يېگەندە ئۇنى بىئارام قىلىپ قويىدۇ. ئەگەر يەيدىغان نەرسە خورما بولسا، خالىغان يەردىن يېيىش مۇباھتۇر.

سالىم دادىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: سول قولۇڭلار بىلەن تاماقمۇ يېمەڭلار، سۇمۇ ئىچمەڭلار ! چۈنكى شەيتان سول قولى بىلەن يەيدۇ ۋە سول قولى بىلەن ئىچىدۇ. نافىئنىڭ رىۋايىتىدە: سول قولى بىلەن بىر نەرسە بەرمىسۇن ۋە ئالمىسۇن دېگەنلىكى قوشۇپ زىكرى قىلىنغان. (مۇسلىم: 2020)

11. تاماق يېگەندە سول پۇتىنى ياتقۇزۇپ، ئوڭ پۇتىنى تىكلەپ ئولتۇرىدۇ.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يۈكۈنۈپ ئولتۇرۇپ خورما يەۋاتقانلىقىنى كۆرگەن. (مۇسلىم: 2044)

12. تاماقنى بەك قىززىق يېمەسلىك ۋە پۈركىماسلىق لازىم.

13. تاماق يەۋاتقاندا گەپ سۆز قىلماستىن يېيىش مەكروھتۇر. چۈنكى ئۇ ئۈتپەرەسلەرگە ئوخشاپ قالغانلىق بولىدۇ. ياخشى گەپ قىلىش لازىم. تاماق يەۋاتقاندا ئۆلۈم، دوزاخ، كېسەل قاتارلىقلارغا ئوخشاش كۆڭۈلنى بىئارام قىلىدىغان سۆزلەرنى قىلىشقا بولمايدۇ.

14. قاچىدا قالغان تاماق قالدۇقلىرىنى تاشلىۋەتمەستىن يالاش لازىم. بارماقلارنى قول سۈرتىدىغان بىرەر نەرسە بىلەن سۈرتۈشتىن ئىلگىرى ئۇنىڭدىكى تاماق يۇقىندىلىرىنى يالاش سۈننەتتۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار تاماق يېسە، قولىنى يۇيۇشتىن ئىلگىرى يالىۋەتسۇن ياكى يالىتىۋەتسۇن. (بۇخارى: 5456)

كەئىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تاماقنى ئۈچ بارمىقى بىلەن يەيتتى، تامىقىنى يەپ بولغاندىن كېيىن بارماقلىرىنى يالايتتى. (مۇسلىم: 2032)

15. ئەگەر ئېھتىياج بولغاندا ناننى پىچاق بىلەن كېسىش مەكروھ ئەمەس.

16. تاماقنى ئۆزرە بولمىسىلا ئوڭ قولدا يېيىش لازىم.

17. ئۇشتۇلغان نان بار تۇرۇپمۇ، ساق ناننى يېيىش توغرا ئەمەس.

18. تاماقنى يەرگە سېلىنغان داستىخانغا قويۇش تاماق يېيىشنىڭ ئەدەپ ئەخلاقلىرىدىن بىرىدۇر . ئەگەر تاماق ھالال بولسا، باشلىغاندا بىسمىللاھ دېيىش، تۈگەتكەندە ئەلھەمدۇلىللاھ دېيىش سۈننەتتۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىر كىشى ئۆيىگە كىرگەندە ۋە تاماق يېگەندە "بىسمىللاھ" دېسە، شەيتان ھەمراھلىرىغا: "سىلەرگە بۇ يەردە قونالغۇ جايمۇ، كەچلىك تاماقمۇ يوق بولدى" دەيدۇ. ئەگەر ئۆيىگە كىرگەندە: "بىسمىللاھ" دېمىسە، شەيتان ھەمراھلىرىغا: " سىلەرگە بۇ يەردە قونالغۇ ئورۇن بار بولدى" دەيدۇ. ئاندىن تاماق يېگەندىمۇ: "بىسمىللاھ " دېمىسە، شەيتان ھەمراھلىرىغا: "سىلەرگە بۇ يەردە قونالغۇ جايمۇ، كەچلىك تاماقمۇ بار بولدى" دەيدۇ. (مۇسلىم: 2018)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھاياتىدا تەخسىدە تاماق يەپ باققانلىقى، كاكچا يەپ باققانلىقى ۋەياكى ئۈستەلدە تاماق يەپ باققانلىقىنى بىلمەيمەن. قەتادە (راۋى) دىن: ئۇنداقتا، تاماقنى نېمىدە يەيتتى؟ دەپ سورالغاندى. ئۇ: داستىخاندا يەيتتى، - دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 3586)

19. تاماق يېيىشتىن ئىلگىرى ئېغىزنى چايقاش سۈننەت ئەمەس. لېكىن جۇنۇب كىشىنىڭ ئېغىزنى چايقاشتىن ئىلگىرى تاماق يېيىشى مەكروھتۇر. ئەكسىچە ھەيزدار ئايالغا مەكروھ بولمايدۇ.

20. تاماق قويۇشنى ياش ۋە ئىلىمدە چوڭ كىشىدىن باشلايدۇ.

**1168- سۇئال: تاماقتا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار**

1. تاماقنى باش بارماق، كۆرسەتكۈچ بارماق ۋە ئوتتۇرا بارماقتىن ئىبارەت ئۈچ بارماق بىلەن يېيىش لازىم.

2. تاماق كېلىدىغان تەرەپكە قاراپ تۇرۇۋالماسلىقى، ئاغزىدىكى تاماقنى يۇتۇپ بولماي تۇرۇپ يەنە تاماق سالماسلىقى كېرەك.

3. دائىم دېگۇدەك بىر قېتىم تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن ئارقىدىن يەنە بىر قېتىم تاماق يېمەسلىك كېرەك. چۈنكى تاماق ئايرىم ئايرىم يېيىلسە، كېيىنكى تاماق دەسلەپتىكى تاماقنىڭ سىڭىپ بولۇشىدىن ئىلگىرى كىرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئاشقازان بۇزۇلىدۇ.

4. يول ئۈستىدە تاماق يېيىشكە بولمايدۇ.

5. ئۆرە تۇرۇپ ياكى كېتىۋېتىپ تاماق يېيىشكىمۇ بولمايدۇ. بەزى ئالىملار ئۇنداق قىلىشنى ئەخلاقسىزلىق، پەسكەشلىك ھەمدە نەپسنى تۇتالماسلىق دەپ ھېسابلىغان.

6. نان ئۇۋاقلىرىنى يوللارغا قويۇپ قويۇشقا بولمايدۇ. پەقەت چۈمۈلىلەرنىڭ يېيىشى ئۈچۈن قويۇپ قويسا بولىدۇ.

7. قاراڭغۇدا تاماق يېيىش چەكلەنگەن ئىشتۇر.

8. تاماقتىن قورسىقنى تويغۇزۇپ ئاندىن تۇرۇشى كېرەك. پەقەت نامازنىڭ ئوقۇلۇپ بولۇشىدىن ئەنسىرىسە، قورسىقى تويماستىن تۇرۇپ كەتسىمۇ بولىدۇ.

**1169 ـ سوئال: مېھماندارچىلىقنىڭ ئەدەپ ئەخلاقلىرى**

1. ئەگەر بىر كىشىنى بىرلا ۋاقىتتا ئىككى ئادەم مېھماندارچىلىققا چاقىرغان بولسا، ئۇلارنىڭ مەرتىۋىلىرى تەڭ بولغان تەقدىردە، ئۆزىگە قايسىسىنىڭ ئىشىكى يېقىن بولسا شۇنىڭ ئۆيىگە بارىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، دوستلۇق ۋە كۆيۈمچانلىق جەھەتتە قايسىسى يېقىن بولسا شۇنىڭ ئۆيىگە ئالدىن بارىدۇ.

2. ساھىبخان مېھمانلارنىڭ ئالدىدا خىزمەتچىسىگە ئاچچىقلانماسلىقى كېرەك، ئۇنداق قىلسا ئۇلارنى ۋەھىمە بېسىۋالىدۇ. بەك كەمسۆزمۇ بولىۋالماسلىقى لازىم.

3. مېھماننى دەپ ئائىلىسىدىكىلەرگە بېخىللىق قىلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۇلار ئىززەتلىنىشكە ئەڭ ھەقلىق كىشىلەردۇر.

4. بىر ئۆيدىن بالىنى قويۇپ قويۇپ ئاتىنى، قېرىندىشىنى قويۇپ قويۇپ يەنە بىر قېرىنداشنى، ئەگەر ھەر ئىككىلىسى چوڭ بولغان تەقدىردە، چاقىرىشقا بولمايدۇ. چۈنكى بۇ كۆڭۈل ئاغرىقى تېپىپ بېرىدۇ.

5. مېھماننىڭ ئەدەپ ئەخلاقىنىڭ جۈملىسىدىن بىرى شۇكى، ئۇ سورۇندا ياخشى جاينى ئىگىلىۋالماسلىقى، تۆرگە چىقىۋالماسلىقى، بەلكى كەمتەر بولۇشى لازىم .

6. مېھمان قىلغۇچىنىڭ رۇخسىتىنى ئالماستىن، باشقا بىرىنى مېھماندارچىلىققا ئېلىپ بېرىشقا بولمايدۇ. ئەگەر چاقىرىلغۇچىغا چاقىرىلمىغان بىر ئادەم ئەگىشىۋالسا، ئۇنىڭغا رۇخسەت بەرمەسلىك ۋە ئۇنى مەنئى قىلىش لازىم. ئەگەر ساھىبخاننىڭ ئۆيىگە يېتىپ بارسا، ئەگىشىۋالغان ئادەمگە رۇخسەت بېرىشى ياكى مەنئى قىلىش ئۈچۈن ئۇنى ساھىبخانغا بىلدۈرۈش لازىم.

7. مېھماندارچىلىقنىڭ ئەدەپ ئەخلاقلىرىدىن يەنە بىرى شۇكى، ساھىبخان مېھمان چاقىرغاندا مېھمان بولغۇچى ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىپ كېلىشنى خالايدىغان كىشىنىمۇ چاقىرىشى كېرەك.

8. مېھمانغا چاقىرغاندا تۇغقانلىرىنى ئۇنتۇپ قالماسلىق كېرەك.

9. ساھىبخاننىڭ مېھمانلار بىلەن ئۇلار خالىمايدىغان كىشىنى بىللە ئولتۇرغۇزۇشى توغرا

ئەمەس. خالىمىغان كىشى بىلەن بىرگە تاماق يېيىشكەندە تاماقنى چالا يېيىشكە سەۋەب بولۇپ قالىدۇ.

10. مېھمان پەقەت ئۆي ئىگىسىنىڭ رازىلىقى ۋە رۇخستى بىلەنلا چىقىدۇ. بۇ تۇرۇشتا دىلىغا كۆرە ئىش قىلىش لازىم. شۇڭا ئۆي ئىگىسىنىڭ يېنىدا ئۇنى مالالىلىقا تاشلاپ قويغىدەك دەرىجىدە ئۇزۇن تۇرىۋالماسلىق كېرەك.

**1170- سۇئال: مېھماندارچىلىقنىڭ تاماق ئۇستىدىكى ئەدەپ- ئەخلاقلىرى**

1. تاماقنى تېز ئەكىلىش مېھماننى ھۆرمەتلىگەنلىكتۇر. ئەگەر مېھمانلار ھازىر بولۇپ، بىر ياكى ئىككى ئادەم بەلگىلەنگەن ۋاقىتتىن كېچىكىپ قالسا، كېلىپ بولغانلارنى مېھمان قىلىش ئەۋزەلدۇر. پەقەت كېچىكىپ قالغۇچى كەمبەغەل ياكى تاماقنىڭ ئۆزى كەلمەي تۇرۇپ تاماق تارتىلىشتىن كۆڭلى يېرىم بولىدىغان ئادەم بولسا، ساقلاشنىڭ ھېچ يامىنى يوق.

2. مېھمان تاماقنى يەپ بولغاندىن كېيىن پاراڭغا چۈشۈپ ئولتۇرۇۋالماسلىق كېرەك. پەقەت ئۆي ئىگىسى ئولتۇرغۇزىۋالسا ھېچقىسى يوق.

3. مېھمانلار تاماق يەپ بولغاندىن كېيىن قايتىشقا رۇخسەت سورىسا، ئۇلارنى تۇتۇۋالماسلىق كېرەك.

4. مېھمانلارنى ئۇزۇن ساقلىتىۋەتمەسلىك، ئۇلار ئۆزلىرىنى ئوڭشاپ ئولتۇرۇپ بولغىچىلىك تاماقنى ئالدىرىتىپ ئېلىپ كەلمەسلىك، كېيىن كەلگەنلەر بۇرۇن كېلىپ بولغانلارنى تار يەرگە قىستاپ قويماسلىق، ئەگەر ئۆي ئىگىسى جاي كۆرسەتسە، قارشىلىق قىلماستىن چوقۇم كۆرسىتىلگەن شۇ جايغا بېرىپ ئولتۇرۇش، ئەگەر مېھمانلاردىن بىرى ھۆرمەت بىلدۈرۈپ تۆرگە چىقىشنى تەكلىپ قىلسا، كەمتەرلىك قىلىپ ئۇنىڭدىن تۆۋەن ئورۇندا ئولتۇرۇش كېرەك.

5. كۆزنى ئالدىدىكى يەيدىغان تامىقىغا تىكىشى، ئوڭغا ۋە سولغا قارىماسلىقى، تاماق يەۋاتقاندا كىشىلەرنىڭ يۈزلىرىگە قارىماسلىقى، ئۇلارنىڭ تاماق يېيىشىگە قاراپ تۇرۇۋېلىپ، ئۇلارنى خىجىل قىلماسلىقى، بەلكى كۆزىنى ئۆزىنىڭ ئالدىغا قارىتىپ، ئۆزى بىلەن مەشغۇل بولۇشى كېرەك.

6. تاماقنى ئاز ئاز ئېلىپ يېيىشى، ئوبدان چاينىشى، بېشىنى ئىگىز كۆتۈرۈۋالماسلىقى، ئاغزىنى ھەددىدىن زىيادە يوغان ئاچماسلىقى، بەدەنلىرىنى ۋە كىيىملىرىنى تۇتماسلىقى، چۈشكۈرمەكچى ياكى يۆتەلمەكچى بولسا، يۈزىنى يان تەرەپكە بۇرۇشى ياكى قولى بىلەن ئاغزىنى توسۇشى لازىم.

7. ھەمراھىنى تاماققا تەكلىپ قىلىپ مېھرىبانلىق كۆرسىتىشى، ھەمراھىدىن كۆپرەك يەۋېلىشنى مەقسەت قىلماسلىقى لازىم. تاماق ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا ئورتاق بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ھەمراھىغا مۇۋاپىق بولمىغان تەقدىردە، ئارتۇق يەۋېلىش ھارامدۇر. بەلكى ئۇ ھەمراھىغا ئۆتۈنۈپ بېرىشنى يەنى بىر قاچىدا ئولتۇرۇپ تاماق يېگەن ھەمراھىدىن ئازراق يېيىشنى مەقسەت قىلىشى كېرەك.

8. بىر قېتىمدا ئىككى خورمىنى ئاغزىغا تەڭ سېلىشقا بولمايدۇ. پەقەت ھەمراھىنىڭ رازىلىقىغا ئۇيغۇن بولسا بولىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، ھەممىسى بىر قېتىمدا ئىككىدىن خورما يېيىشى ياكى شۇنداق قىلغۇچى باشقىلاردىن رۇخسەت ئېلىشى كېرەك. ئەگەر ھەمراھى تاماقنى ئاز يېسە، ئۇنى يېيىشكە تەكلىپ قىلىپ تۇرۇشى ۋە «يېگىن» دېيىشى كېرەك. «يېگىن» دېگەن سۆزنى ئۈچ

قېتىمدىن ئارتۇق تەكرارلاشقا بولمايدۇ.

9. تاماقتىن تۇرغاندا يول باشچىمىز مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممىتى ئىچىدىن ئاچ قالغانلار ھەققىدە ئاللاھ تائالانىڭ جازاغا تارتىپ قېلىشىدىن ئەنسىرىگەن ھالدا تۇرۇشى، تاماقتىن كېيىن ئاللاھ تائالاغا ھەمدى ئېيتىشى كېرەك.

10. داستىخان ئۇستىدە بىرەر ئادەم ئۇچۇن ھۆرمەت بىلدۇرۇش يۈزىسىدىن ئورۇنىدىن تۇرۇلمايدۇ.

11. ئالدىغا قويۇلغان تاماقنى ۋە ئىچىملىكنى ئەيىبلىمەسلىك، لېكىن ئۇنى ياقتۇرسا يېيىش، ياقتۇرمىسا يېمەسلىك لازىم.

12. ئەگەر بىرىنىڭ يېنىدا مېھمان بولۇپ، ئۇنىڭ داستىخىنىدىكى تاماقتىن بىر لوقما ئېلىپ، شۇ داستىخاندا ئۆزى بىلەن بىللە ئولتۇرغان باشقا بىرىگە سۇنۇپ بەرسە، تاماق سۇنۇلغان كىشىنىڭ ئۇنى ئېلىشى دۇرۇس بولىدۇ. بۇ، كىشىلەرگە ياخشى مۇئامىلە قىلغانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر ئۇنى باشقا داستىخاندىكى كىشىگە سۇنۇپ بەرسە، ئىككىنچى داستىخاندىكى تاماقنىڭ تۈرىدىن سۇنۇپ بەرگەن تەقدىردە دۇرۇس بولىدۇ. ئۇنداق بولمىسا دۇرۇس بولمايدۇ.

13. مېھمان بولغۇچى مۇشۇككە تاماق بەرسە بولىدۇ، ئىتقا بەرسە، گەرچە ئۇ ئۆي ئىگىسىنىڭ ئىتى بولغان تەقدىردىمۇ دۇرۇس بولمايدۇ. تىلەمچىگىمۇ، بىرەر ئېھتىياج ئۇچۇن كەلگەن كىشىگىمۇ مېھمان تاماق بەرمەيدۇ.

14. مېھمانلارنىڭ ئېشىپ قالغان تاماقنى ئېلىپ كېتىشىگىمۇ بولمايدۇ. مېھماننىڭ ئۆي ئىگىسىدىن سۇ ۋە تۇزدىن باشقا نەرسىنى تەلەپ قىلىشى توغرا ئەمەس.

15. مېھماننىڭ ئەدەپ ئەخلاقىنىڭ جۈملىسىدىن بىرى شۇكى، ئۇ ئۆي ئىگىلىرىگە قارىتا مەخسۇس تاماق تەكلىپىدە بولماسلىقى، بىرەر نەرسىنىڭ ئۆزىنى كەسكىنلىك بىلەن تەلەپ قىلماسلىقى كېرەك. چۈنكى ساھىبخانىغا ئۇنى تەييارلاش قىيىن بولۇپ قېلىشى مۇمكىن. جاپا بولۇپ قېلىشتىن ئەنسىرىگەندە ئەھۋال مۇشۇنداق بولىدۇ. ئەمما مەخسۇس تاماق تەكلىپىدىن ساھىبخان خۇشاللىنىدىغان ۋە ئۇنى تەييارلاش ئاسان بولىدىغان شارائىتتا، تەكلىپ قىلىش مەكروھ ئەمەس، بەلكى شۇنداق قىلىش تەلەپ قىلىنىدۇ.

16. ساھىبخانىنىڭ مېھمانغا بەك چىڭ تۇرىۋالماستىن «يېگىن، ئالغىن» دېيىشى ۋە ئۆز قولى بىلەن ئۇنىڭغا تاماق ئېلىپ بېرىشى مۇستەھەپتۇر. مانا بۇ چىرايلىق مۇئامىلە قىلغانلىق ۋە مېھماننى ئىززەتلىگەنلىك بولىدۇ.

17. مېھماننىڭ ساھىبخاندىن تاماقنىڭ ھالال ياكى ھارامدىن كەلگەنلىكىنى سوراش ھەققى يوق.

18. ئەگەر مېھمان تاماقنى ئۆز ئۆيىدە يېگەن مىقداردا يېسە، ئىنساپ قىلغانلىق بولىدۇ. ئۆيىدە يېگەن مىقداردىن جىقراق يېسە، ئىلتىپاتقا ئېرىشكەن بولىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭدىن ئاز يېسە، ئىككى يۈزلۈك قىلغانلىق بولىدۇ.

### 1171ـ سۇئال: قېرىنداشلارنى ۋە دوست يارەنلەرنى زىيارەت قىلىشنىڭ شەرئى قىلىپ بەلگىلەنگەنلىكى

قېرىنداشلارنى يەنى دىنىي قېرىنداشلارنى زىيارەت قىلىش ئاللاھ تائالاغا يېقىنلاشتۇرۇدىغان چوڭ ئىشتۇر ۋە ئەڭ ئالىي خىسلەتتۇر. ئۇ زىيارەتلەر ئىچىدە ئەڭ ئەۋزەل زىيارەت بولۇپ،

پەيغەمبەر ئەلەيهسسالام ئۇ زىيارەتنى ھەمىشە قىلىپ تۇراتتى. قەبرىنداشلىرىنى زىيارەت قىلاتتى، ئۇلارنىڭ ئەھۋالىنى ئىگەللەيتتى ۋە ئۇلار بىلەن بىللە تاماق يەيتتى.

زىيارەت قىلغۇچىنىڭ ئۆزى ئېلىپ كەلگەن نەرسىسىنى زىيارەت قىلىنغۇچىغا تەقدىم قىلىشى زىيارەتنىڭ مۇكەممەل ئىپادىسى بولۇپ، ئۇ دوستلۇقنى ئىسپاتلايدۇ، مېھرى مۇھەببەتنى كۈچەيتىدۇ.

**1172ـ سوئال: قېرىنداشلارنى ۋە دوست يارەنلەرنى زىيارەت قىلىشنىڭ پەزىلىتى**

زىيارەت قىلىشنىڭ پەزىلىتى ھەققىدە نۇرغۇن ھەدىسلەر رىۋايەت قىلىنغان.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بىر كېسەلنى ياكى قېرىندىشىنى الله ئۈچۈن يوقلىسا، ندا قىلغۇچىلاردىن بىرى ئۇنىڭغا: ساڭا مۇبارەك بولسۇن، قەدىمىڭگە مۇبارەك بولسۇن، جەننەتتىن بىر ئورۇن تۇتتۇڭ، دەپ ندا قىلىدۇ. (تىرمىزى: 2008)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر كىشى باشقا بىر كەنتتىكى قېرىندىشىنى يوقلاپ كېلىش ئۈچۈن ماڭغانىدى، الله تائالا ئۇنىڭ يولىغا بىر پەرىشتىنى كۆزەتچىلىككە تۇرغۇزۇپ قويىدى. ئۇ ئادەم پەرىشتىنىڭ ئالدىغا يېتىپ كەلگەندە، پەرىشتە: نەگە بارىسەن؟ دەپ سورىدى، ئۇ ئادەم: بۇ كەنتتىكى قېرىندىشىمنى يوقلاپ ماڭدىم، دېدى. پەرىشتە: ئۇنىڭدا ئېلىشىڭ بارمىدى؟ دەپ سورىدى، ئۇ: ياق، مەن ئۇنى الله ئەززە ۋەجەللەنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن ياخشى كۆرگەن، دېگەنىدى، پەرىشتە: ئۇنداقتا، بىلىپ قويغىنكى، مەن اللەنىڭ ساڭا ئەۋەتكەن ئەلچىسى بولىمەن. سەن ئۇ قېرىندىشىڭنى قانداق ياخشى كۆرگەن بولساڭ، اللەمۇ سېنى شۇنداق ياخشى كۆرىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 2567)

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ھەرقانداق بىر مۇسۇلمان بەندە اللەنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ بىر قېرىندىشىنى زىيارەت قىلغىلى كەلسە، ئاسماندىن بىر جاكارچى: "ئەجەپمۇ ياخشى ئىش قىلدىڭ، جەننەت ساڭا مۇبارەك بولسۇن ! " دەپ ندا قىلىدۇ. اللەمۇ ئەرشىنىڭ ئاستىدىكىلەرگە: "بەندەم مېنىڭ رازىلىقىمنى كۆزلەپ زىيارەت قىلدى. ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى ئۆزەم بېرىمەن " دەيدۇ. الله ئۇنى جەننەت بىلەن مۇكاپاتلايدۇ. (بەززار: 1918)

**1173ـ سوئال: يول ئۈستىدە ئەمەل قىلىشقا تېگىشلىك ئەدەپ ئەخلاقلار**

1. ئۆيدىن سىرتقا چىققان ئەر كىشىنىڭ ئۇچرىغانلا نەرسىگە تىكىلىپ قارىماسلىقى ياخشىدۇر. شۇڭا ئۇ ئېھتىياج بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئوڭ ۋە سول تەرەپلەركە كۆز يۈگۈرتمەسلىكى كېرەك. ئەگەر ماڭىدىغان يول، ياسىنىپ چىققان ئاياللاردىن خالى يول بولسا، ھۆكۈم مۇشۇنداق بولىدۇ. ئۇنداق بولمىسا، ئەرنىڭ كۆزىنى يىغىشى ۋاجىپتۇر. پەقەت قاراشقا موھتاج بولسا، مەسىلەن، ئەتراپقا دىققەت بىلەن قاراشقا ئالاقىدار ۋەزىپە ئالغان بولسا، ئۈستىگە يۈكلەنگەن ۋەزىپىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن قاراشقا موھتاج بولغان نەرسىگە قاراش دۇرۇس بولىدۇ.

2. ئوڭ ۋە سولغا تولا قاراش، كەلگەن كەتكەن ۋە قىمىرلىغان ھەممە نەرسىگە نەزەر سېلىش، شۇنداقلا ھەممە سۆزنى ئاڭلاشقا ئورۇنۇش شاللاقلىق ۋە تەنتەكلىكنىڭ ئالامىتىدۇر. ئۇنىڭ ئەكسىچە ئېغىر بېسىق بولۇش، يۇرۇش تۇرۇشتا سالماق بولۇش ياخشى ئېسىل سۈپەتلىكنىڭ

ئالامتىدۇر.

3. ئۆيدىن چىققۇچىنىڭ «بىسمىللاھ، تەۋەككەلتۇ ئەلەللاھ، لاھەۋلە ۋەلاقۇۋۋەتە ئىللا بىللاھ ، ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەن چىقىمەن، ئاللاھقا تەۋەككۇل قىلدىم، ئاللاھتىن باشقا ھېچ كۈچ قۇۋۋەت ئىگىسى يوقتۇر» دەپ چىقىشى تەلەپ قىلىنىدۇ.

4. ئەگەر ئاممىۋى يول بېسىق بولغان تەقدىردە، بىر ئادەمنىڭ ئۆزىنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى يەردىن پەيدا قىلغان ياكى بىرەر ئەمەلدار ئۆز پۇلى بىلەن ياساتقان يولدىن ئۆتۈشى دۇرۇس بولىدۇ. ئەگەر ئۇ يەر ئەسلى مۇلۇك بولۇپ، باشقىلارنىڭ ھەققى بولمىسا ۋە شەرئى جەھەتتىنمۇ يول قىلىش توغرا بولمىسا، ئۇنىڭدىن ئۆتۈش دۇرۇس بولمايدۇ. چۈنكى ۋالى مەلۇم بىر ئادەمگە چوڭ يولدىن مۇسۇلمانلارغا زىيان سالمىغان ھالەتتە تارماق يول ياساش ئۈچۈن جاي كۆرسىتىپ بېرىشى كېرەك.

5. بىر ئادەمنىڭ ئوغرى بىلەن بىرگە مېڭىشى توغرا ئەمەس. بىرگە مېڭىپ قالغاندا تۆھمەتكە قالىدۇ.

6. ئەگەر بىر يولدا كېتىۋېتىپ سۇغا دۇچ كەلگەن تەقدىردە مەلۇم بىر ئادەمنىڭ يېرىدىن ئۆتمەكتىن باشقا ئامال بولمىسا، ئۇنىڭدىن ئۆتۈشنىڭ ھېچ يامىنى يوق. چۈنكى ئۇ زۆرۈرىيەت ھېسابلىنىدۇ.

7. ئېھتىياج بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا يول ئۈستىدە ئولتۇرۇش مەكروھتۇر.

ئەبۇ تەلھەدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز ئۆينىڭ ئالدىدا ئولتۇرۇپ پاراڭلىشىۋاتاتتۇق، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىشىك ئالدىمىزدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ: نېمە ئۈچۈن كوچىلاردا ئولتۇرىسىلەر؟ كوچىلاردا ئولتۇرماڭلار ! دېدى. بىز: بىز گۇناھ ئىش قىلماي، ئۆزئارا پاراڭلىشىپ ئولتۇردۇق، دېسەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئەگەر بۇ يەرلەردە بەك ئولتۇرغۇڭلار كەلسە، ئۇنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىپ ئولتۇرۇڭلار. يەنى نامەھرەملەرگە قارىماڭلار، سالامنى ئىلىك ئېلىپ، ياخشى سۆزلەرنى قىلىپ ئولتۇرۇڭلار! دېدى. (مۇسلىم: 2161)

**1174ـ سۇئال: ئۇخلاشنىڭ ئەدەپ ئەخلاقلىرى**

1. تاھارەتلىك ھالدا ئۇخلاش لازىم. كېچىدە تۇرۇپ ناماز ئوقۇشنى نىيەت قىلغان كىشى ئۈچۈن تاھارەت ئۇنىڭ كېچىدە قوپۇشىغا ئەمەلىي تەسىر كۆرسىتىدۇ.

بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: ئۇخلاش ئۈچۈن ياتماقچى بولغىنىڭدا، نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئالغىن، ئاندىن ئوڭ تەرىپىڭنى بېسىپ ياتقىن ۋە: "ئى الله! ئۇمىد قىلغان ۋە سەندىن قورققان ھالدا ئۆزۈمنى ساڭا تاپشۇردۇم، ساڭا يۈزلەندىم، ئىشلىرىمنى ساڭا ھاۋالە قىلدىم ۋە ساڭا تاياندىم. سەندىن باشقا پاناھگاھىممۇ يوق، قۇتۇلدۇرغۇچىممۇ يوق. مەن سەن نازىل قىلغان كىتابقا، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتتىم " دېگىن! شۇنىڭ بىلەن، سەن شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسەڭ، ئىمان بىلەن كېتىسەن. بۇ سۆزلەر سېنىڭ شۇ كۈندىكى ئەڭ ئاخىرقى سۆزۈڭ بولسۇن دېدى. مەن (راۋى): بۇ دۇئانى بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ئالدىدا قايتىلاپ: سەن ئەۋەتكەن ئەلچى (رەسۇل)گە. دەپ ئوقۇغاندىم. ئۇ: ياق، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەر(نەبىي)گە. دەپ ئوقۇ! دېدى. (بۇخارى: 6311)

2. ئوڭ يېنىنى بېسىپ، قىبلە تەرەپكە قاراپ يېتىشى ياكى ئوڭدىسىغا يېتىشى لازىم. ئۈزرىسىز ھالەتتە، مەسىلەن، قورسىقىنىڭ ئاغرىپ كېتىش خەۋپى بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا، دۈم ياتماسلىقى كېرەك.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇخلىماقچى بولغاندا ئوڭ تەرىپىمىزنى بېسىپ يېتىشقا ۋە: ”ئى ئاللاھىم! ئى ئاسمانلارنىڭ، زېمىننىڭ ۋە بۈيۈك ئەرشنىڭ پەرۋەردىگارى! ئى بىزنىڭ ۋە بارلىق شەيئىلەرنىڭ پەرۋەردىگارى! دان ۋە ئۇرۇقلارنى بىخلاندۇرغۇچى، تەۋرات، ئىنجىل ۋە فۇرقانلارنى نازىل قىلغۇچى الله! ساڭا سېغىنىپ بارلىق نەرسىلەرنىڭ شەررىدىن پاناھ تىلەيمەن. ئۇلارنىڭ كوكۇلىسى سېنىڭ قولۇڭدىدۇر. ئى الله! سەن ئەۋۋەلسەن، سەندىن ئىلگىرى بىرى يوق. سەن ئاخىرسەن، سەندىن كېيىن بىرى يوق. سەن ئاشكارىسەن (يەنى مەۋجۇتلۇقۇڭ دەلىل - پاكىتلار بىلەن ئەقىل ئىگىلىرىگە ئاشكارىدۇر)، سېنىڭدەك ئاشكارا بىرى يوق. سەن مەخپىيسەن (يەنى سېنى كۆز بىلەن كۆرگىلى بولمايدۇ، سېنىڭ زاتىڭنىڭ ماھىيىتىنى تونۇشقا ئەقىللەر يېتەلمەيدۇ)، سېنىڭدەك مەخپىي بىرى يوق. بىزنى قەرزدىن خالاس قىلغىن، نامراتلىقتىن قۇتقازغىن دەپ دۇئا قىلىشقا بۇيرۇيتتى. (مۇسلىم: 2713)

3. راھەتپەرەسلىك بىلەن كۆرپىلەرنى قات - قات سېلىپ ياتماسلىق، ئۇخلىماقچى بولغاندا چىراقنى ئۆچۈرۈپ يېتىش كېرەك.

4. ئۇخلاش ئالدىدا ئاللاھنى شەرىئەت بەلگىلىگەن زىكىرلەر بىلەن ياد ئېتىش سۈننەتتۇر.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئى پالانى! ئۇخلاش ئۈچۈن ياتقىنىڭدا: ”ئى الله! ئۇمىد قىلغان ۋە سەندىن قورقىقان ھالدا ئۆزۈمنى ساڭا تاپشۇردۇم، ساڭا يۈزلەندىم، ئىشلىرىمنى ساڭا ھاۋالە قىلدىم ۋە ساڭا تاياندىم. سەندىن باشقا پاناھگاھىممۇ يوق، قۇتۇلدۇرغۇچىممۇ يوق. مەن سەن نازىل قىلغان كىتابقا، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتتىم “ دېسەڭ، ئاندىن شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسەڭ، ئىمان بىلەن كېتىسەن، ئۆلمەي قالساڭ، ئەجىر ئالىسەن. (بۇخارى: 7488)

5. كېچىسى ئويغىنىپ كەتسە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىلىدىغان دۇئالارنى قىلىش لازىم.

ھۇزەيفە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يوتقانغا كىرگەندە: ئى الله! سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ياشايمەن ۋە سېنىڭ ئىسمىڭ بىلەن ئۆلىمەن دەيتتى. سەھەردە ئورنىدىن تۇرغاندا: جىمى ھەمدۇ سانا بىزنى ۋاپات تاپقۇزغاندىن كېيىن تىرىلدۈرگەن اللەقا خاستۇر. ئاخىرى شۇ اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز دەيتتى. (بۇخارى: 7394)

6. ئۇخلاش ئالدىدا يەنە تەكبىر ئېيتىش، تەسبىھ ئېيتىش ۋە ھەمدى ئېيتىش سۈننەتتۇر.

7. ئۇخلاشتىن بۇرۇن يەنە يامانلىقتىن پاناھ تىلەش دۇئالىرىنى ئوقۇش سۈننەتتۇر.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يوتقانغا كىرگەندە، ئىككى ئالقىنىنى ئېچىپ تۇرۇپ، سۈرە ئىخلاس، سۈرە فەلەق ۋە سۈرە ناسنى ئوقۇپ، ئالقىنىغا ھۈرەتتى. ئاندىن ئالقانلىرى بىلەن يۈزىنى ۋە بەدىنىنى (ئالقىنى يەتكەن يەرگىچە) سىلايتتى. كېيىن ئاغرىپ قالغان چېغىدا، مەندىن شۇنداق قىلىپ قويۇشنى تەلەپ

قىلغان. (بۇخارى: 5748)

8. كېچىدە ناماز ئوقۇش ئۇچۇن نىيەت قىلغان كىشىنىڭ كۈندۈزلۈك ئۇيقۇنى ئۇخلىۋېلىشى مۇستەھەپتۇر. كۈندۈزلۈك ئۇيقۇنى ئۇخلاشنىڭ شەرئى قىلىپ بەلگىلەنگەن ۋاقتى كۈندۈزنىڭ يېرىمىدىن باشلاپ، كۈن قايرىلىشقا ئاز قالغان ۋاقتقىچىلىك بولىدۇ. شەرئى قىلىپ بېكىتىلگەن كۈندۈز، تاڭ يورىغاندىن تارتىپ كۈن ئولتۇرغىچە بولىدۇ. ئەتىگەن تەرەپتە ئۇخلاشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۇ، بەزى ئالىملارنىڭ ئېيتقىنىدەك، كىشىنى دۆت قىلىپ قويىدۇ. شام بىلەن خۇپتەن ئارىسىدا، شۇنداقلا ئەسىردىن كېيىنمۇ ئۇخلاشقا بولمايدۇ. كۈندۈزنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئۇخلاش مۇستەھەپ بولۇپ، ئۇ، يۇقىرىدا بايان قىلىنمىزدەك، كۈندۈزلۈك ئۇخلاش ۋاقتىدۇر.

## ئون ئىككىنچى باپ: ئائىلىگە مۇناسىۋەتلىك بىر قىسىم مەسىلىلەرنىڭ بايانى

### 1175ـ سوئال: ئاۋامنىڭ ئېتىقادىدا: بىراۋ بىر ئايال بىلەن زىنا قىلىپ بولۇپ، ئاندىن ئىككىسى ئۆيلەنمەكچى بولسا، بۇ ئىككىسىنىڭ قىلماقچى بولغان نىكاھى چۈشمەيدۇ، دەيدىغان چۈشەنچە بار، بۇنىڭ دىنىمىزدا ئاساسى بارمۇ؟

ئاز ساندىكى بەزى ئالىملار بۇنداق نىكاھنى دۇرۇس ئەمەس دەپ قارىغان بولسىمۇ، ئىسلام فىقھىشۇناس ئالىملىرى ۋە باشقىمۇ ئالىملار نىكاھلىنىشنىڭ شەرتلىرى (يەنى قىز ـ يىگىتنىڭ رازىلىقى، گۇۋاھچىلارنىڭ ھازىر بولۇشى قاتارلىق شەرتلىرى) تولۇق بولغان ئىكەن، بۇنداق نىكاھ دۇرۇس ۋە چۈشىدۇ دەپ قارايدۇ. چۈنكى، ئاللاھ قۇرئاندا: «زىنا قىلغۇچى ئەر پەقەت زىنا قىلغۇچى ئايالنى ياكى مۇشرىك ئايالنىلا ئالىدۇ. زىنا قىلغۇچى ئايال پەقەت زىنا قىلغۇچى ئەرگە ياكى مۇشرىككىلا تېگىدۇ» دېگەن. (نۇر سۈرىسى 3 ـ ئايەت) بۇ ئايەتكە ئاساسەن، زىنا قىلغۇچى ئەر بىلەن زىنا قىلغۇچى ئايال بىر ـ بىرى بىلەن بولسۇن ياكى باشقىسى بىلەن بولسۇن نىكاھنىڭ شەرتلىرىنىڭ تولۇق بولۇش شەرتى بىلەن نىكاھلىنالايدۇ. بەلكى بۇ ئايەتنىڭ مەزمۇنى، بىر ـ بىرى بىلەن زىنا قىلغان ئەر بىلەن ئايال ئىككىسىنىڭ بىر ـ بىرى بىلەنلا ئۆيلىنىشى كېرەكلىنى تەقەززا قىلىدۇ. ئەمما زىنا قىلغۇچى ئەر ياكى ئايال ئەگەر مۇسۇلمان بولسا، ئۇنىڭ مۇشرىك (بۇتپەرەس) بىلەن ئۆيلىنىشى ياكى ئۇنىڭغا ياتلىق بولۇشى دۇرۇس ئەمەستۇر.

### 1176ـ سوئال: ئۆيلىنىشتىن بۇرۇن بىر ـ بىرى بىلەن زىنا قىلغان ئەر ـ ئايالنىڭ بۇ ئۆيلىنىشى ئۇلارنىڭ قىلغان زىنالىرىنىڭ گۇناھى ئۈچۈن كاپارەت (يەنى كەچۈرۈم) سانىلامدۇ؟

ئۇلارنىڭ ئۆيلىنىشى ئۇلارنىڭ بۇرۇن قىلغان زىنالىرىنىڭ گۇناھلىرى ئۈچۈن كاپارەت سانالمايدۇ. بەلكى ئۇلار گۇناھلىرى ئۈچۈن ئايرىم تەۋبە قىلىشى لازىم. ئۇلار زىنادىن ساقلىنىش نىيىتى بىلەن ئۆيلەنگەنلىكى ئۈچۈن ئايرىم ساۋاب تاپىدۇ. چۈنكى، ھارامدىن ساقلىنىش ساۋاپلىق ئىشتۇر.

### 1177ـ سوئال: ئايال ئۆزىنىڭ مەشغۇلىيتى ياكى ھارغىنلىقى سەۋەبىدىن ئېرىنىڭ رىغبىتىگە ئۇنىمىسا توغرا بۇلامدۇ؟

ئايال كىشىنىڭ مەشغۇلىيتى قانچىلىك مۇھىم بولىشىدىن، قانچىلىك ھارغىن بولۇشىدىن قەتئىينەزەر ئېرىنىڭ تەلىپىگە ماسلىششى مۇھىمدۇر. ئەگەر ئايال ئۇنداق قىلمىغاندا، ئېرىنىڭ سىرتتا قاراپ قېلىشىغا سەۋەبكار بولىدۇ. نەتىجىدە، زىياننى ئايال كىشى تارتقان بولىدۇ. ئەگەر ئايال كىشى ئادەت كۆرگەن ياكى تۇغۇتنىڭ قېنىدىن پاك بولمىغان ھالەتتە بولسا، ئېرىنىڭ ئۇنى

جىنسىي مۇناسىۋەتكە زورلىشى توغرا ئەمەس. بۇنداق ئەركىشمۇ گۇناھكار بولىدۇ.

**1178 ـ سوئال: ئادەت ياكى تۇغۇتنىڭ ئۆزرىسىنى باھانە قىلىپ ئايال كىشىنىڭ ئېرىدىن يىراقلىشىپ، ئايرىم يېتىۋېلىشى توغرىمۇ؟**

توغرا ئەمەس، چۈنكى ئەر كىشىنىڭ، ئايالى ئادەت كۆرگەن ياكى تۇغۇتلۇق بولغان ھاللىرىدىمۇ، (كىيىمنى يەشمەستىن) ئۇنىڭ بىلەن بىرگە يېتىشى، كۆڭۈل ئېچىشى ۋە جىنسىي مۇناسىۋەتتىن باشقا يېقىنچىلىقلارنى قىلىشى ھەققىدۇر. مۇنداق قىلىش ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسى ئۈچۈن ياخشى. ئەمما ئەركىشى ئۆزىنىڭ ھەۋىسىنى ئىدارە قىلالماستىن، مەنئى قىلىنغان ئىشنى ئىشلەپ قويۇشىدىن قورقسا بىرگە ياتمىغىنى ۋە ئايالىغا ئارتۇقچە يېقىنلاشمىغىنى ياخشىدۇر.

**1179 ـ سوئال: ئەر خوتۇنلار ئۆزلىرىنىڭ جىنسىي ھەۋەسلىرىنى قوزغىتىش ئۈچۈن جىنسىي فىلىملەرنى كۆرسە بولامدۇ؟**

قەتئىي بولمايدۇ، چۈنكى ئەر ـ ئايال بولمىغان ئىككى جىنسنىڭ بىر ـ بىرىگە تىكىلىپ قارىشى قۇرئاننىڭ ھۆكمى بىلەن قەتئىي ھارام بولغان يەردە، فىلىملاردا بولسىمۇ باشقىلارنىڭ ئۈچۈق بەدەنلىرىگە قاراش قانداقمۇ جائىز بولسۇن؟! بەزىلەر فىلىم دېگەن رەسىم ۋە خىيالدىن ئىبارەت نەرسە بولغاچقا، ئۇنى كۆرسە بولمامدۇ؟ دېيىشى مۇمكىن، لېكىن فىلىم رەسىم بولسىمۇ، ئۇ، كىشىلەرنىڭ ئۆز سۈرىتىدۇر. ئۇنى كۆرۈش ھارامدۇر. ئۇ خىيالمۇ ئەمەس، بەلكى ئەينەن سۈرەتتۇر.

**1180 ـ سوئال: ئۆيلىنىشكە پۈتۈشكەن قىز بىلەن يىگىتنىڭ ئاتا ـ ئانىسى ئۇلارنىڭ توي قىلىشىغا مۇۋاپىق كەلمىگىنى ئۈچۈن قىزنى ئېلىپ قېچىش توغرا بولامدۇ؟**

توغرا بولمايدۇ، چۈنكى مۇنداق قىلىش گەرچە نىكاھنىڭ شەرتلىرىگە نوقسان يەتكۈزمىگەن بولسىمۇ، ئىسلام ئەخلاقىغا ۋە تەلىماتىغا خىلاپ ئىشتۇر. قىزلارنى، ئۇلارنىڭ ئاتا ـ ئانىسىنى قايىل قىلىپ، ئۇلارنىڭ قولىدىن ئېلىش دىنىمىزنىڭ ئەخلاقىدىندۇر.

**1181 ـ سوئال: ئاتا ـ ئانىسى مۇۋاپىق كەلمەسلىكتە چىڭ تۇرىۋالسا نېمە قىلىش كېرەك؟**

يۇرتنىڭ موتىۋەرلىرىنى، ئاتا ـ ئانىسىنىڭ يېقىن ئادەملىرىنى، ئۆلىمالارنى ئارىغا سېلىش ئارقىلىق ئۇلارغا ۋەز ـ نەسىھەت ئېيتقۇزۇش ــ ئەگەر ئىككىسى توي قىلمىغاندا، بىر ـ بىرىدىن ۋازكېچەلمىگەنلىكتىن يولسىز، بىنورمال ئىشلارنىڭ كېلىپ چىقىدىغانلىقىدىن، ئاتا ـ ئانىنىڭ ئاخىرى پۇشايمان تارتىپ قالىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرۇش ئارقىلىق ئۇلارنى قايىل قىلىش، سەۋىرچانلىق بىلەن ئۇلارنى قايىل قىلىشقا تىرىشىش كېرەك.

**1182 ـ سوئال: ئۆيلىنىشكە شەرت ـ شارائىتى يار بەرمىگەنلەر ئۆزلىرىنى ھارامدىن ساقلاش ئۈچۈن نېمە قىلىشى كېرەك؟**

ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە، روزا تۇتۇشى كېرەك. چۈنكى روزا تۇتۇش جىنسىي شەھۋەتنى ئازايتىدۇ. مۇندىن باشقا چارىلەرمۇ بار، مەسىلەن: نامەھرەم ئاياللارغا تىكىلىپ قارىماسلىق، قۇرئان ئوقۇشنى ئۆزىگە ئادەت قىلىش، جىنسىي ھېكايە، ژۇرناللارنى ئوقۇماسلىق ۋە جىنسىي فىلىملارنى كۆرمەسلىك، ئەڭ مۇھىمى پىكىر ـ خىيالنى باشقا ئىشلار بىلەن مەشغۇل قىلىش، ئاياللار توغرۇلۇق ئويلانماسلىق قاتارلىقلار ئۇلارغا سەۋر ــ تاقەت ئاتا قىلىدۇ.

**1183 ـ سوئال: تۇغۇت جەريانىدا ئۆلۈپ كەتكەن ئايال كىشى شەھىدلىق دەرىجىسىدە ئۆلگەن بولىدۇ، دېيىلىدۇ. بۇ سۆزنىڭ ئاساسى بارمۇ؟**

تۇغۇت جەريانىدا ئۆلۈپ كەتكەن ئايالنى كۆپلىگەن ئالىملار شەھىدلار قاتارىدىن سانايدۇ. بۇمۇ

ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن بولىدۇ.

**1184-سوئال: ئەر كىشىنىڭ ئايالىنى سىرتتا ئىشلەشتىن مەنئى قىلىش ھوقۇقى بارمۇ؟**

ئەلۋەتتە بار. ئائىلىسىنىڭ بەخت - سائادىتىنى كۆزلىگەن ئەر كىشى ئايالىنى سىرتتا ئىشلەشكە چىقارماستىن، بەلكى ئائىلىسىنىڭ پۈتۈن ئېھتىياجلىرىنى ئۆزى ھەل قىلىدۇ. ئېرى ئەگەر ئايالىنىڭ ۋە بالىلىرىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى نورمال دەرىجىدە قامداپ بېرەلمىگەن بولسا، بۇۋاقىتتا ئايالىنى سىرتتا، ئۆزىگە مۇناسىپ، شەرەپلىك ئىشتا ئىشلەشتىن توسالمايدۇ.

**1185- سوئال: تۇغۇلماقچى بولغان بالىنىڭ ساغلىق تەرەپتىن كەمتۈك تۇغۇلىدىغانلىقى دوختۇرلار تەرىپىدىن بىلىنسە، ئۇنى چۈشۈرىۋېتىشكە بولامدۇ؟**

توغرا بولمايدۇ. چۈنكى مۇنداق قىلىش بىر جانغا جىنايەت قىلغانلىق بولىدۇ. ئۇنى خۇددى بېجىرىم تۇغۇلىدىغان بالىنى كۈتۈۋالغاندەك، كۈتۈۋېلىش، قالغىنىنى ئاللاھقا تاپشۇرۇش كېرەك.

**1186- سوئال: نىكاھنى يۈرگۈزۈش مۇتىۋەر ئۆلىماسى ياكى مەسچىتنىڭ ئىمامى قىلىشى شەرتمۇ؟**

نىكاھنىڭ شەرتلىرى تولۇق بولۇشى شەرتى بىلەن نىكاھنى ھەرقانداق بىر مۇسۇلمان، ئاقىل، بالىغ كىشى ئوقۇسا بولىدۇ. ئىككى مۇسۇلمان گۇۋاھچىنى ھازىر قىلىپ تۇرۇپ ئەر - خوتۇن بولماقچى بولغان ئىككىسى ئۆزلىرىنىڭ نىكاھلىرىنى "ئالدىم "ۋە "تەگدىم "دېگەن ئىبارىلەر بىلەن ئۆزلىرى ئۇرۇندىسىمۇ بولىدۇ. نىكاھنىڭ دۇرۇس بولۇشىنىڭ شەرتلىرى دېگىنىمىز يوقۇرىدا "نىكاھنىڭ شەرتلىرى "دېگەن بابتا ئېيتىلغاندەك، ئەر - ئايال ئىككىسىنىڭ رازىلىقى ۋە مۇسۇلمان ئىككى ئەر گۇۋاھچىنىڭ ھازىر بولۇشىدىن ئىبارەتتۇر.

**1187- سوئال: ئايال كىشى بېشىنى يۆرگەش نىيىتىدە چېچىنىڭ ئۈستىگە ياسما چاچ كىيىۋالسا، بۇ ئىسلامدا بۇيرۇلغان ئىسلامىي قىياپەتتىكى رومال قاتارىغا كىرەمدۇ؟**

ئاياللارنىڭ بېشىغا چاچ كىيىۋېلىشى رومال قاتارىغا كىرمەيدۇ. ئەگەر ئۇنىڭ ئۈستىگە ئىسلامىي قىياپەتتىكى رومال ئارتىپ بېشىنى ئۇنىڭ بىلەن يۆرگىسە، بۇ ۋاقىتتا ئۇ، ئىسلامىي رومال ھېسابلىنىدۇ. ئەمما بېشى ئوچۇقلا تۇرىدىكەن، ئۇ، ئىسلام شەرىئىتىگە خىلاپلىق قىلغان بولىدۇ.

# ئون بىرىنچى بۆلۈم. ئىسلامدىكى ئەۋلات تەربىيسى

## بىرىنچى باپ. ئاتا - ئانىلار ھازىرلاشقا تېگىشلىك ئومۇمىي شەرتلەر

### 1188-سۇئال: تەربىيە مەسئۇلىيتى

بالىنىڭ ئەڭ دەسلەپتە كۆرىدىغىنى ئۆي ۋە ئائىلىدۇر. يورۇق دۇنياغا كۆز ئاچقاندىن تارتىپ كۆزىگە چېلىققان ھەرقانداق نەرسە، بالىنىڭ زېھنىگە مەھكەم ئورناپ كېتىدۇ. ئۇنىڭ خاراكتېرىمۇ زېھنىدە قالغان نەرسىلەرگە قارىتا شەكىللىنىدۇ. بۇ باسقۇچتا ھەرقانداق نەرسە بالىغا تەسىر كۆرسەتكۈچ ئامىل بولىدۇ. بالا ئاتا - ئانىغا ئامانەتتۇر، ئۇ يېڭى تۇغۇلغاندا، ئۇنىڭ قەلبى ھېچنىمىنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىمىغان، ساپ گۆھەرگە ئوخشايدۇ. بۇ مەزگىلدە ئۇ كۆزىگە چېلىققان ياكى تەسىر قىلدۇرۇلغان ھەرقانداق نەرسىنىڭ قىياپىتىنى زېھنىدە قالدۇرىدۇ. مايىل قىلىنىدىغان ھەرقانداق نەرسىگە دىلى مايىل بولىدۇ. نېمىگە ئۆگىتىلسە، شۇنىڭغا ئادەتلىنىپ چوڭ بولىدۇ. ياخشىلىققا ئۆگىتىلسە، ياخشىلىق ئۈستىدە چوڭ بولىدۇ. بۇنىڭ سەۋەبى بىلەن ئۇنىڭ ئاتا-

ئانىسى، تەربىيىلىگۈچىسى، بىلىم ئۆگەتكۈچىلىرى دۇنيادا ۋە ئاخىرەتتە ياخشىلىققا ئېرىشىدۇ. ناۋادا ئۇ يامانلىق ئۈستىگە كۆندۈرۈلسە ياكى ئۇنىڭغا ھايۋانلار بالىلىرىغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇئامىلە قىلىنىپ چوڭ بولسا، ئۇنىڭ تەربىيىلىنىشىگە سەل قاراپ ئۆز ھالىغا قويۇۋېتىلسە، نەتىجىدە ئۇ يامان تەبىئەتلىك ئادەم بولۇپ يېتىلىپ ئۆزىنى ھالاك قىلىدۇ. ئۇنىڭ گۇناھى ئۇنىڭ تەربىيىلىنىشىگە مەسئۇل بولغان ھەر بىر ئادەمنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇڭا ھەر بىر بالا ئاللاھنى بىر دەپ بىلىش تەبىئىتى بىلەن تۇغۇلىدۇ. لېكىن ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسى ئۇنى يا يەھۇدىي قىلىدۇ، يا خرىستىئان قىلىدۇ ياكى ئاتەشپەرەس قىلىدۇ دېگەن. بىزنىڭ ئۆسمۈرلىرىمىز ئاتا ـ ئانىلىرى كۆندۈرگەن بويىچە چوڭ بولىدۇ. دېمەك، ئەۋلادلارنىڭ تەربىيىسىدە ئائىلە بۇ قەدەر مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە بولسا، يۇقىرىدىكى غايىنىڭ ئەمەلىيلىشىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ماھىيىتىدە دىن ۋە ئەخلاق روھىنى پەيدا قىلىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى ھۆددىگە ئېلىش ئائىلىگە ۋاجىپ. ئاتا ـ ئانا بالىنىڭ قانداق تەربىيىلىنىشىدىكى ئەڭ مۇھىم ئامىلدۇر، بەزى ئاتا ـ ئانىلار پەقەت بالىرىنىڭ دۇنيالىق مەنپەئەتىنى كۆزلەپلا بالىلىرىنى قانداق مەكتەپلەردە ئوقۇتۇش ۋە قانداق تەربىيەتچىلەرگە تاپشۇرۇش ھەققىدە ئويلانماي، بالىلىرىنى دۇنيا ئاخىرەتتە بەختسىز قىلىپ قويىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەۋلاد تەربىيىلەشنىڭ بارلىق مەسئۇلىيىتىنى ئاتا ـ ئانىلارغا تاپشۇرغان. ئالالاھ تائالا ئاتا ـ ئانىلارنى ئەۋلادلىرىنى تەربىيىلەشكە بۇيرۇپ، ھەم ئۇلارغا ئەۋلادلارنى تەربىيىلەش مەسئۇلىيىتىنى يۈكلەپ مۇنداق دېدى ئى مۆئمىنلەر ! ئۆزەڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاقتىن ساقلاڭلار، ئۇ پەرىشتىلەر ئالالاھنىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ . (سۈرە ئىسرا، 31 ـ ئايەت.)

ئەۋلادلارنى تەربىيىلەشتە ئەۋلادلارنى ئىسلاھ قىلىش، ئۇلارنىڭ كەمچىلىكلىرىنى تۈزىتىش، ئۇلارنى ياخشىلىققا يېتەكلەش ۋە ئادەتلەندۈرۈش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچىنى سەرپ قىلىش، ھەم بۇنىڭدا ئىزچىل بولۇش كېرەك. ئىسلام تارىخىنى ۋاراقلىغىنىمىزدا، نۇھ ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغلىنى ئىمانغا دەۋەت قىلغانلىقىنى، ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئوغۇللىرىنى يالغۇز بىر ئالالاھقا ئىبادەت قىلىشقا بۇيرۇغانلىقىنى كۆرەلەيمىز. ئەۋلادلارنىڭ بۇزۇلۇشىغا سەۋەب بولىدىغان ئامىل، كۆپ ساندىكى ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بالىلىرىغا يېتەرلىك ئەھمىيەت بەرمەي تاشلاپ قويغانلىقىدىن، ئۇلارغا دىنىنىڭ سۈننەت، پەرزلىرىنى بىلدۈرمىگەنلىكىدىن، ئۇلارنىڭ كىچىك ۋاقتىدىكى ۋاقىتلىرىنى چىڭ تۇتماي زايا قىلىۋەتكەنلىكىدىن ئىبارەتتۇر.

**1189 ـ سۇئال: بالىلارنىڭ ئاتا ـ ئانىلار ئۈستىدىكى ھەقلىرى**

بالىلارنىڭ ئۈستىدە ئاتا ـ ئانىلارنىڭ مەلۇم ھەق ـ ھوقۇقلىرى بولغىنىدەك، ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۈستىدىمۇ بالىلارغا ئائىت مەلۇم ھەقلەر باردۇر. ئاتا ـ ئانىلار بۇ ھەقلەرنى تولۇق ئادا قىلىشقا بۇيرۇلغاندۇر. ئۇلار ئالالاھنىڭ ئالدىدا ئۈستىدىكى بۇ ھەقلەردىن مەسئۇلدۇر. يەنى مەيلى ئاتا ـ ئانا بولسۇن، مەيلى دۆلەت باشلىقى بولسۇن، ھەرقانداق بىر مەسئۇلىيەت ئىگىسى بولغان كىشى، خۇددى پادا باقىدىغان چوپان قول ئاستىدىكى پادىلىرىدىن مەسئۇل بولغاندەك، ئۆزىنىڭ قول ئاستىدىكىلەرنىڭ ئەھۋاللىرىدىن مەسئۇلدۇر. ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى زايا قىلىۋېتىش بىلەن جازاغا تارتىلىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى ئادا قىلىش بىلەن مۇكاپاتقا ئېرىشىدۇ. بالىلارنىڭ ئاتا ـ ئانىسى ئۈستىدىكى موھىم ھەقلىرىدىن بىرى ئانا بولغۇچىنى ياخشى تاللاشتىن ئىبارەتتۇر.

**1190-سۇئال: پەرزەنت تەربىيىسدە ئانا بولغۇچىنى ياخشى تاللاش ۋە تەربىيلەش**

بۇ ماۋزۇ ئاتىلارغا خاس بولۇپ، پەرزەنتلەرنىڭ ئالىيجاناپ، ئېسىل، پەزىلەتلىك بولۇپ چىقىشى ئۈچۈن، ئاتىلارنىڭ كېلەچەكتە بالىلىرىنىڭ ئانىلىرى بولىدىغان ئاياللارنى دىيانەت ۋە ئەخلاقنى ئۆلچەم قىلغان ھالدا، ياخشى تاللىشى تەۋسىيە قىلىنىدۇ.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۆزەڭلارغا لايىق ئاياللارنى تاللاڭلار. ئۆزەڭلارنىڭ خىلىڭلاردىن ئۆيلىنىڭلار ۋە قىزلىرىڭلارنى ئۆزەڭلارنىڭ خىلىڭلاردىكى كىشىلەرگە ياتلىق قىلىڭلار. (ئىبنى ماجە 1968)

يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىسى ئارقىلىق شۇنى ئۇچۇقلايدۇكى، دىنغا، جەمئىيەتكە ۋە خەلققە پايدىلىق، ياخشى نەسىل يېتىشتۈرۈپ چىقىش ئۈچۈن، شۇ نەسىلگە ئانا بولغۇچى ئايالنى ياخشى تاللاپ، ئىلغاشنىڭ ئەھمىيتى ناھايىتى چوڭدۇر. چۈنكى نەسىللەر ئانا تەربىيىسىمۇ قىسمەن دورايدۇ. ئانا تەربىيىسىنىڭ ئېسىل، دىيانەتلىك ياخشى بولىشى، ئۇنىڭ بالىلىرىنىڭمۇ شۇنداق بولىشىغا تۈرتكە بولىدۇ، ئەگەر ئانا تەربىيى ئۇنىڭ ئەكسىچە بولسا، تۇغۇلغان بالىلارمۇ كۆپ ھاللاردا شۇلارغا ئوخشاش بولۇپ چىقىدۇ.

پەرزەنتنى ياخشى تەربىيلىمەكچى بولغان ھەر قانداق كىشى كەلگۈسى پەرزەنتى ئۈچۈن ياخشى بىر ئانا بولالايدىغان ياخشى ئايالنى تاللىشى كېرەك. ئىسلام دىنى ئىسلامىي ئائىلىنى ئاساس قىلغان ئىسلامىي جەمئىيەتنى بەرپا قىلىشنى مەقسەت قىلىدىغان دىندۇر. ئىسلامىي جەمئىيەتنىڭ قانداق بولۇشى ئۇنىڭ ھۇجەيرىسى بولغان ئائىلىنىڭ قانداق بولۇشىغا مۇناسىۋەتلىك ئىكەنلىكىگە ناھايىتى ئېتىبار بېرىدۇ. ياخشى بىر ئايال ئاتا بولغۇچىنىڭ پەرزەنتى ئۈستىدىكى تەربىيىسىنىڭ ئوڭۇشلۇق ۋە ئۈنۈملۈك بولۇشىدا ئەڭ ئاساسلىق يارىدەمچىسىدۇر. شۇنداقلا تەربىيلەشتە تايىنىدىغان بىردىنبىر تۈۋرۈكىدۇر. ئايال كىشى گەرچە جەمئىيەتنىڭ مۇھىم ئىشلىرىدا بىۋاستە چوڭ رول ئوينىمىغاندەك قىلغان بىلەن جەمئىيەتنى تەشكىل قىلىدىغان، جەمئىيەتنى گۈزەل ئەخلاقلار بىلەن ئوڭشايدىغان، بۇزۇقچىلىق ۋە ھالاكەتلەردىن ساقلاپ قالىدىغان ئاجايىپ شەخسلەرنى تەربىيلەپ چىقىشتا مۇھىم روللارنى ئوينىشى مۇمكىن. ئائىلە ھىمايە قىلىشقا تېگىشلىك بولغان ئەقىدە سېپىللىرىنىڭ بىرىدۇر. ئائىلىنى ئەقىدىگە زىت كېلىدىغان ھەرقانداق تەسىرلەردىن مۇكەممەل تۈردە قوغداپ قېلىش، ئىسلام ئەقىدىسىنى قوغداپ قالغاندەك مۇھىمدۇر. ئائىلىنىڭ ئەقىدە سېپىلى مۇستەھكەم بولمىغىنىدا، ھەر قانداق سىرتقى تەسىرنىڭ تاجاۋۇزى ئۈچۈن يوچۇق پەيدا بولىدۇ. بۇ، ئۆز نۆۋىتىدە ئىسلام ئەقىدىسىگە تاجاۋۇز قىلغۇچىلارغا يوچۇق ئېچىپ بەرگەنلىك بىلەن باراۋەردۇر. شۇڭا ھەر قانداق بىر مۇسۇلماننىڭ دىنىنى دەۋەت قىلىمەن دەپ جەمئىيەتكە يۈزلىنىشتىن بۇرۇن، ئۆز ئائىلىسىدىكى ئەقىدە ئىستېھكامىنى مۇستەھكەملىشى، ئۇنىڭ مۇقەددەس بۇرچىدۇر.

ئائىلىنىڭ مۇستەھكەملىنىشى يالغۇز ئەر كىشىنىڭ تىرىشچانلىقى بىلەنلا ئەمەلگە ئاشمايدۇ. چۈنكى ئائىلە دېگەن ئەر ئايالدىن، پەرزەنتلىك ئائىلىلەرگە نىسبەتەن ئېيتقاندا، ئاتا - ئانىدىن تەركىب تاپقان بىر قورغاندۇر. ئەر بولغۇچى ياكى ئاتا بولغۇچىنىڭ ئىمانى قانچىلىك دەرىجىدە كۈچلۈك، بىلىمى قانچىلىك دەرىجىدە كۆپ بولغان تەقدىردىمۇ، ئايال كىشى ياكى ئانا بولغۇچى بۇنىڭغا ماس ھالدا ماسلىشىپ بەرمىگەندە، كۆزلەنگەن مەقسەتكە ھەرگىز يەتكىلى بولمايدۇ. چۈنكى، ئائىلىنىڭ ئىسلامىي ئائىلە بولۇشىدا ياكى پەرزەنتلەرنىڭ ئىسلامىي ئەخلاق، ئەقىدە، توغرا

ئىدىيە ئېڭىدا يېتىلىشىدە ئانىنىڭ رولى ناھايىتى زوردۇر. بۇنى ھەر قانداق بىر تەربىيە قىلغۇچى چوقۇم ياخشى تونۇپ يېتىشى كېرەك.

ئائىلىنىڭ پەرھىزكار ئائىلە بولۇشى ئۈچۈن كۈچ سەرپ قىلىش، ئالدى بىلەن ئايال كىشىگە، ئاندىن ئانا بولغۇچىغا، ئاندىن پەرزەنتلەرگە، ئاندىن قالسا ئائىلىدىكى ئومۇمغا قارىتىلىشى كېرەك. بىر ئىسلامىي ئائىلىنىڭ قۇرۇلۇشى ئۈچۈن ئايال كىشىنىڭ چوقۇم مۇسۇلمان ئاياال بولۇشى شەرت. ئىسلامىي ئائىلە قۇر ىمەن دېگەن ھەرقانداق بىر ئەر كىشى ئالدى بىلەن ئالىدىغان ئايالىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشىنى ئالدىنقى شەرت قىلىشى كېرەك. ناۋادا ئالدى بىلەن ئائىلە قۇرۇلسۇن، ئاندىن ئۇنى مۇسۇلمان قىلىمەن دەيدىكەن، بۇنىڭ ئۈچۈن ناھايىتى كۆپ كۈچ ۋە ئۇزۇن زامان كېتىدۇ. بۇنداق كېچىكىپ بىنا قىلىنغان ئائىلىنىڭ ئەسلىدىلا مۇسۇلمان ئاياال بىلەن توي قىلىش ئارقىلىق بىنا قىلىنغان ئائىلىدەك ھەر تەرەپتىن مۇكەممەل بولۇپ كېتىشى ناتايىن. شۇڭا ھەر بىر ئەر كىشى ئۆزى نىكاھلىنىدىغان ئايالنى تاللاشتا ئۇ ئايالىنىڭ دىندار، ياخشى سۈپەتلىك، تەقۋا، ئالالاھنى كۆپ زىكىر قىلىدىغان ئاياال بولۇشىغا ئەھمىيەت بېرىشى كېرەك. چۈنكى بۇ خىل سۈپەتلىك ئاياال كىشى ئەر كىشىگە ۋە ئائىلىگە خاتىرجەملىك ئېلىپ كېلىپلا قالماي، ئېرىنىڭ مال ـ مۈلكىنى، ئىززەت ـ ئابرۇيىنى، پەرزەنتلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى ھەقىقىي تۈردە توغرا ئۇسۇلدا مۇھاپىزەت قىلىدۇ. پەرزەنتلىرىنى ماددىي تائام بىلەن ئوزۇقلاندۇرۇش بىلەن بىرگە ئۇلارنى ئىمانىي ئوزۇق بىلەن ئوزۇقلاندۇرىدۇ. ئۇلارغا ئۆزىنىڭ پاك سۈتى بىلەن بىرگە ئىمان قۇۋۋىتىنىمۇ سىڭدۈرىدۇ. ئىنسانغا ھەممىدىن بەكرەك ئائىلىدىن ئالغان تە لىملىرى ناھايىتى بەك تەسىر قىلىدىغان ھەم ئۇنى بىر ئۆمۈر ئېسىدە ساقلايدىغان بولغاچقا، ئانىسىنىڭ تەربىيىسى ۋە ئەجرى ئارقىلىق ئۇلارنىڭ سەبىي قەلبىگە ئورنىغان ئىمان، ئەخلاق ۋە ئەقىدە بىر ئۆمۈر ئۇلارنىڭ روھىدا ساقلىنىپ، ئەمەلىيىتىدە ئىپادە تاپىدۇ. كۆپىنچە ھالاردا باللار ئاتا ـ ئانا ياكى بۇ ئىككىسىدىن بىرىنىڭ ۋە ياكى ئۆزىنىڭ تاغىلىرى، ھاممىلىرىنىڭ بىرىنىڭ خۇلقىنى تارتىدۇ. ئەر كىشىنىڭ ئالىدىغان ئايالىنىڭ بىلىملىك بولۇشىنى تاللاش ھوقۇقى بار. چۈنكى، بىلىملىك ئاياال ئەرنىڭ ئۆيىنى ياخشى ئىدارە قىلىشىدا ۋە پەرزەنتلەرنى ياخشى تەربىيىلىشىدە ئىنتايىن مۇھىمدۇر. ئاياللار ئۆزىنىڭ ئاياللىق تەبىئىتىگە ماس كېلىدىغان ھەر خىل بېلىم تۈرلىرىنى ئۆگىنىش ھوقۇقىغا ئىگە. ئالىملار بىرئائىلىگە نىسبەتەن ئەر بىلەن ئاياال بىر كوپلېت شېئىرغا ئوخشايدۇ، بۇ بىر كوپلېت شېئىرنىڭ بىر مىسراسى يەنە بىر مىسراسىغا قاپىيداش بولمىسا قاملاشمايدۇ دېگەن مەزمۇندىكى خاتىرىلەرنى يېزىپ قالدۇرغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرەيش ئاياللىرىنىڭ ئەرلىرىگە ئىتائەتچان ۋە باللىرىغا كۆيۈمچانلىقىنى ماختىغان ئىدى. ئاياللارنىڭ ئەۋلادلىرىنى كۆيۈنۈپ تەربىيىلىشى، ئەرلىرىنىڭ خىزمەتلىرىنى ياخشى ئادا قىلىشى، ئۇلارنىڭ دەرىجىلىرىنىڭ يۇقىرى كۆتۈرۈلۈشىگە سەۋەب بولىدۇ. ھەمدە ئۇلارنى ئۇلۇغ ئاياللارنىڭ مەرتىۋىسىگە ئىگە قىلىدۇ. ئۇلارنىڭ بۇ خىل ئەمەللىرى جىھادقا چىقىش، مەسجىتلەردە جۇمە نامىزى ئوقۇش بىلەن باراۋەردۇر.

## 1191ـ سۇئال: سالىھ ، ياخشى ئانىنىڭ ئەجرى

ئىمام مۇسلىم شۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: يەزىد ئىبنى سەكەننىڭ قىزى ئەسما رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھۇزۇرىغا كىرىپ ئى ئالالاھنىڭپەيغەمبىرى! مەن بىر گۇرۇھ مۇسۇلمان ئاياللارغا ۋەكىل بولۇپ ئالدىڭغا كىردىم، بىزنىڭ بىلمەكچى بولغىنىمىز شۇكى، ھەقىقەتەن ئالالاھ سېنى ئەرلەر ۋە ئاياللارغا ئەلچى قىلىپ ئەۋەتتى، بىز ساڭا ئىمان ئېيتتۇق ۋە

ساڭا ئەگەشتۇق. بىز ئاياللارنىڭ دىنىمىز كەمتۈك، تاشقىرىغا كۆپ چىقماي ئۆيلەردە ئولتۇرغانلىقىمىز ئۈچۈن بىلىدىغانلىرىمىز ئاز. ئەرلەر جۈمە نامازلىرىغا، جىنازا نامازلىرىغا قاتنىشىش، جىهاد قىلىش قاتارلىق ئەمەللىرى بىلەن بولىدۇ. ئەرلىرىمىز جىهادقا چىقسا، بىز ئۇلارنىڭ مال- مۈلكىنى ساقلايمىز، ئەۋلادلىرىنى تەربىيىلەيمىز. ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ! ئېيتقىنچۇ، بىز ئۇلارغا ساۋابتا شېرىك بولامدۇق؟ دەپ سورىدى. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلارغا قاراپ بۇ ئايالنىڭ نېمە دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىڭلارمۇ؟ دىن توغرۇلۇق سوئال سوراشتا بۇنىڭدىن ياخشى بىرى بارمۇ؟ دېدى. ساھابىلار يوق، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ! دېيىشتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەسماغا قاراپ  ئى ئەسما! سەن قايتىپ بېرىپ ئۇ ئاياللارغا ئېيتقىن، سىلەردىن بىرىڭلارنىڭ ئېرىگە ياخشى خوتۇن بولۇشى، ئېرىنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشكە تىرىششى، ئۇنىڭ مۇۋەپپەقىيىتىگە ھەمدەمدە بولۇشى، سەن زىكىر قىلغان ئەرلەرنىڭ ئەمەللىرىنىڭ دەرىجىسى بىلەن باراۋەردۇر دېدى. بالىنىڭ بىرىنچى ھەققى ئۇنىڭ ئانىسىنىڭ ياخشى تاللانغان بولۇشى، ئۇنىڭ ئانا بولۇشتىن ئىلگىرى لاتاپەتلىك، شەرەپلىك، دىيانەتلىك، ئىپپەتلىك، تەدبىرلىك، ئەقىللىق بىر ئايال بولۇپ يېتىلگەن، ئۇنىڭدىن رازى بولۇنغان ھەم ئۇنىڭ تەدبىرلىكلىكى تەجرىبىدىن ئۆتكەن، ئېرىگە پۈتۈن ئەھۋاللاردا بويسۇنىدىغان ئايال بولۇشى كېرەك. ئانا بولغۇچى پەرزەنتلىرىگە قارىتا مۇلايىم، سەۋرچان، مېھرىبان بولالايدىغان، ئەرلىرىنىڭ ئالدىدا پەرزەنتلىرىگە ئاچچىقلانمايدىغان، ئۇلارغا قاتتىق، نالايىق گەپ - سۆزلەرنى قىلمايدىغان، ئۇرمايدىغان ئايال بولۇشى كېرەك. ناۋادا ئانا ئاچچىقىنى باسالماي يۇقىرىقى ئىشلاردىن بىرەرىنى سادىر قىلسا، ئەر بولغۇچى ئۇ ئايالغا غەزەپلىنىپ قېلىپ، ئۇنىڭغا پايدىسىز ئاقىۋەت كېلىپ چىقىشى مۇمكىن. يىغىپ ئېيتقاندا، سالىھ ياخشى ئايال ئەر كىشىنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىكى ئۈچۈن ھەقىقي خەزىنىدۇر.

### 1192-سۇئال: ياخشى ئانىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى

ئىنسانلار ئارىسىدا بىر دۇۋە ئالتۇنغا تەڭ قىلغىلى بولمايدىغان، قەدىر - قىممەتلىك زاتلارمۇ بار بولغىنىدەك، ئۆزىنىڭ ئىنسانلىق قىممىتىنى يوقاتقانلىقتىن، ھېچ نەرسىگە ئەرزىمەيدىغان، پەقەت ئادەم سۈرىتىدىلا يەپ - ئىچىپ يۈرۈشنى بىلىدىغان ئىنسانلارمۇ باردۇر. تەلىم - تەربىيە كىشىلەرنىڭ ئەخلاقىنى ئۆزگەرتەلىسىمۇ، ئۇلارنىڭ مىجەز - خاراكتېرىنى ئۆزگەرتىشتىن ئاجىزدۇر، ئەلۋەتتە. چۈنكى ئىنساننىڭ خۇي - پەيلى، مىجەز - خاراكتېرى ئۇنىڭ تەبىئىتىگە سىڭىپ كەتكەن بىر نەرسە، ئۇ ھەرگىز ئۆزگەرمەيدۇ. تېگى - تەكتىدە ناچارلىق بولغان كىشىلەر قانچىلىك تەلىم - تەربىيە ئالغان بولسىمۇ، يەنىلا ئۆز ئەسلىنىڭ بەزى تەسىرلىرىدىن ئۈزۈل - كېسىل قۇتۇلۇپ كېتەلمىگەنىدەك، تېگى - تەكتىدىن ياخشى بولغان، ئېسىل نەسىللىك كىشىلەرنىڭ پەرزەنتلىرىمۇ، شۇ ياخشىلىقنىڭ تەسىرىنى ئۆزلىرىگە ئۆزلەشتۈرىدۇ. بۇ ئۇرۇندىكى تېگى - تەكتى ياخشى بولغان كىشىلەردىن مەقسەت، ئەجدادلىرىدىن باشلاپ ئاللاھتىن قورقىدىغان، دىيانەتلىك، ئادالەتلىك ۋە ئېسىل پەزىلەتلىك كىشىلەر دېمەكتۇر. ئېسىللىك، ياخشىلىق پەقەت دىيانەت بىلەنلا ئۆلچىنىدۇ. بىراۋنىڭ دىيانىتى بولماستىن، قانچىلىك ئېسىل، شەرەپلىك ئائىلە بولۇپ كەتسۇن، بەرىبىر ئۇ، ياخشى قاتارغا كىرەلمەيدۇ. شۇڭا ھەرقانداق كىشى نەسىل يېتىشتۈرۈش ئۈچۈن ئۆزىگە جور تاللاشتا ياخشى، دىيانەتلىك ئايالنى تاللىشى، ئايال كىشىلەرمۇ كېلەچەكتىكى پەرزەنتلىرىنىڭ ئاتىسى بولىدىغان جورىسىنى دىيانەت بىلەن ئەخلاقنى

ئاساس قىلغان ھالدا، ياخشى تاللىشى ئىنتايىن زۆرۈردۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئايال بىلەن تۆيلىنىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ پۇل - مېلى، جەمەت نەسەبى، ھۆسن - جامالى ۋە دىن دىيانىتى قاتارلىق تۆت نەرسىسىگە قارىلىدۇ. سەن دىيانەتلىك خوتۇن ئالغىنكى، الله سېنى ئۆز پەزلىدىن باي قىلىدۇ. (بۇخارى: 5090)

## 1193-سۇئال: ئايالى ۋە بالىلىرىغا نەپىقە بېرىشنىڭ ساۋابى

نەپىقە ناھايىتى ياخشى تەسىر بېرىدىغان ئەمەلى تەربىيەدۇر. بولۇپمۇ، باي ئادەم بولسا، (ئايالىنى ۋە بالىسىنى) شەرىئەت بەلگىلىمىسى بويىچە يەنى بەك ئىسراپمۇ قىلىۋەتمەي، بەكمۇ چىڭ تۇتۇۋالماي ئۆزىنىڭ بايلىقىغا يارىشا تەمىنلىسە، بۇنداق قىلىش ئۆز نۆۋىتىدە بالىلار ئۈچۈن بىر ياخشى تەربىيەدۇر. يەنى ئۇلارنىڭ مۇستەقىل بىر ئىش قىلىشى، ئىقتىسادنى، بىر ئائىلىنى ياخشى باشقۇرۇشنى ئۆگىنىشى ئۈچۈن ياخشى ئۆرنەك بولۇپ قالىدۇ. ئىنساننى نەپىقە بېرىشكە رىغبەتلەندۈرۈپ كەلگەن ھەدىسلەر ھەقىقەتەن ناھايىتى كۆپتۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر تىللانى الله يولىدا خەجلىدىڭ، بىر تىللانى قۇل ئازاد قىلىش ئۈچۈن سەرپ قىلدىڭ، بىر تىللانى يوقسۇللارغا سەدىقە قىلىپ بەردىڭ، بىر تىللانى ئائىلەڭگە خىراجەت قىلدىڭ. بۇلارنىڭ ساۋابىغا كەلسەك، ئائىلەڭگە خەجلىگەن بىر تىللانىڭ ساۋابى ھەممىدىن ئۈستۈندۇر. (مۇسلىم: 995)

سەۋبان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىنساننىڭ ئۆز ئائىلىسىگە خەجلىگەن پۇلىنىڭ ساۋابى ئەڭ يۇقىرى بولۇپ، ئۇنىدىن قالسا، الله يولىدا (مىنگەن ئېتىغا) خەجلىگىنى، ئۇنىدىن قالسا، الله يولىدىكى دوستلىرىغا خەجلىگىنىدۇر. (مۇسلىم: 994)

## 1194-سۇئال: مۇۋەپپىقىيەتلىك تەربىيىچىنىڭ سۈپەتلىرى

بۇ يەردە تەربىيىلىگۈچىنىڭ تەربىيەنى ئىلمىي يول بىلەن ئېلىپ بېرىشقا ياردىمى بولىدىغان سۈپەتلىرىنىڭ ئاساسلىرى باردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنسانلارنىڭ ئىچىدە ئەڭ مۇكەممەل تەربىيىچىدۇر. لېكىن، ئىنسان ياخشى بىر تەربىيىلىگۈچى بولۇپ چىقىش ئۈچۈن ئۆزىنىڭ ئىمكانىيىتىنىڭ يېتىشىچە ھەر تەرەپتىن تىرىشىشى، ئىزدىنىشى، ئۆز - ئۆزىنى كۈزىتىپ تۇرۇشى كېرەك. مانا مۇشۇنداق قىلغاندىلا ياخشى ئەخلاقلىقلار مەرتىۋىسىگە، ماختىلىدىغان ئېسىل سۈپەتلەرگە ئېرىشىدۇ. بولۇپمۇ، ئۇ تەربىيەدىكى زۆرۈز بولغان نۇقتىلىق ئەخلاق تۇتقۇسىدىندۇر. نەتىجىلىك بىر تەربىيچى بولۇش ئۈچۈن ھەر بىر تەربىيىچىدە تۆۋەندىكىدەك سۈپەتلەر ھازىرلىنىشى كېرەك.

1) مۇلايىم ۋە كەڭ قورساق بولۇش.

2) قوپاللىقتىن يىراق بولۇش، مېھرىبان بولۇش.

3) مېھر - شەپقەتلىك بولۇش.

4) گۇناھ بولمايدىغانلا ئىش بولسا ئاسىنىنى تاللاش.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىككى ئىشنىڭ بىرىنى تاللاشتا گۇناھ بولمايدىغانلا بولسا، ئەڭ ئاسىنىنى

تاللايتتى گۇناھ بولىدىغان بولسا، ئۇنىڭدىن ھەممىدىن بەك يىراق تۇراتتى. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزى ئۈچۈن ئۆچ ئېلىپ باققان ئەمەس، پەقەت اللەنىڭ چەكلىمىسى دەپسەندە قىلىنسىلا، ئۇ ئىشتا الله ئۈچۈن ئۆچ ئالاتتى. (بۇخارى: 3560)

5) ئاڭلىق بولۇش. يەنى باشقىلارنى توغرا چۈشىنىدىغان، كەمتەر، كەڭ قورساق بولۇش لازىمدۇر. ھەرگىزمۇ نەزەر دائىرىسى تار ئادەملەردىن بولماسلىق لازىم. كەمتەر، كەڭ قورساق بولۇش دېگەنلىكتىن ھەرگىزمۇ ئاجىز، زەئىپ، خورلۇقتا قېلىشقا رازى بولۇش دېگەنلىك چىقمايدۇ. بەلكى ئۇ خىل خىسلەتلەرنى شەرئەت كۆرسەتكەن، روخسەت قىلىش پرىنسىپىنى ئىشلىتىشنى مەقسەت قىلىدۇ.

6) غەزەپتىن يىراق بولۇش. غەزەپلىنىش ئىجتىمائىي ئالاقىدە ياخشى ئەخلاق ھېسابلانمايلا قالماستىن، تەلىم- تەربىيە ساھاسىدىمۇ ئىنتايىن يامان ئىللەتتۇر. ئىنسان ئاچچىقىغا هاي بىرەلىسە ۋە غەزىپىنى باسالىسا، بۇنداق قىلىش ئۆزى ۋە ئائىلىسى ئۈچۈنمۇ ناھايىتى زور ئۇتۇق بولىدۇ. ئەكسىچە بولغاندا، ئۆزى ۋە ئائىلىسى ئۈچۈن چوڭ بىر پالاكەتتۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ماڭا نەسىھەت قىلغىن! دېگەن ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: غەزەبلەنمىگىن! دېدى. ئۇ ئادەم سۆزىنى تەكرارلاۋەرگەندى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ قايتا - قايتا: غەزەبلەنمىگىن! دەۋەردى. (بۇخارى: 6116)

7) ھەرئىشتا نورمال ۋە مۆتىدىل بولۇش. ھەرقانداق ئىشتا ھەددىدىن ئاشۇرۇۋېتىش ناچار ئەخلاقتۇر. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاساسلىق دىنىي مەسىلىلەردە مۆتىدىللىقنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. ئۇنداق بولغان ىكەن، قالغان تۇرمۇش مەسىلىرىدە، بولۇپمۇ، تەربىيىلەش مەسىلىرىدە مۆتىدىل بولماسلىقىمىز توغرا بولامدۇ؟!

8) ۋەز- نەسىھەتنى چىرايلىق يوسۇندا قىلىش. ھەددىدىن ئارتۇق كۆپ قىلىنغان سۆزنىڭ قىممىتى بولمايدۇ. چىرايلىق رەۋىشتە قىلىنغان ۋەز - نەسىھەت، ئاللاھ خالىسا، ھەر ۋاقىت ئۈنۈملۈك بولىدۇ.

## 1195-سۇئال: پەرزەنتلەر دۇنيا ھاياتىنىڭ زىننىتىدۇر

تۇرمۇش قۇرۇشنىڭ بىرغايىسى كىشى ئۆزىنىڭ مەنىۋى ئېھتىياجىنى ئۆزىنىڭ ھالال ئايالى بىلەن تەمىن ئېتىشى ئارقىلىق، ھارام، پاھىشە ئىشلاردىن ساقلىنىش بولسا، ئۇنىڭ ئەڭ ئاساسلىق غايىسى ۋە مەقسىتى نەسىل يېتىشتۈرۈشتىن ئىبارەتتۇر. تۇرمۇش قۇرغان ھەرقانداق ئەر- ئايالنىڭ قەلبىدە پەرزەنت كۆرۈشتىن ئىبارەت بولغان بۇ ئارزۇ ئورتاق تەلپۈنىدۇ. ھەر قانداق ئىنسان ئۆزىنىڭ ئۇرۇق- ئەۋلادى بولۇپ، ئۇلار ئارقىلىق ئۆزىنىڭ نام- نىشانىسىنى داۋام قىلدۇرۇشنى ئارزۇ قىلىدۇ.

ئاللاھ تۇرمۇش قۇرۇشنىڭ غايىسىنىڭ نەسىل يېتىشتۈرۈشتىن ئىبارەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاياللىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن (خۇددى) ئېكىنزارلىقتۇر (يەنى نەسىل تېرىيدىغان جايدۇر). ئېكىنزارلىقىڭلارغا خالىغان رەۋىشتە كېلىڭلار، ئۆزۈڭلار ئۈچۈن ئالدىنئالا ياخشى ئەمەل تەييارلاڭلار، (گۇناھتىن چەكلىنىش بىلەن) ﷲتىن قورقۇڭلار، بىلىڭلاركى، سىلەر ﷲقا مۇلاقات بولۇسىلەر، مۆئمىنلەرگە (جەننەت بىلەن) خۇش خەۋەر بەرگىن » (بەقەر سۈرىسى 223- ئايەت)

ئاللاھ نەسلىنىڭ ھاياتلىقىنى گۈللەندۈردىغان ۋە كىشىگە بەخىت ـ سائادەت بېغىشلايدىغان ئەڭ چوڭ نېمەت ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: « ماللار ۋە بالىلار دۇنيا تىرىكچىلىكىنىڭ زىنىنتىدۇر، باقى قالىدىغان ياخشى ئەمەللەرنىڭ ساۋابى پەرۋەردىگارىڭنىڭ نەزىرىدە تېخىمۇ ياخشىدۇر. ئۈمىد تېخىمۇ چوڭدۇر ». (كەھف سۈرىسى 46ـ ئايەت)

پەرزەنتلەر ئاتا ـ ئانىلارنىڭ يۈرەك پارىلىرى، ئائىلىنىڭ گۈللىرىدۇر. ئاتا ـ ئانىلارنىڭ يۈرەكلىرى شۇ گۈللەر بىلەن ياشىرىپ تۇرىدۇر. دۇنيادا پەرزەنتلەر ئۈچۈن ئاتا ـ ئانىلاردىنمۇ كۆيۈمچان كىشىلەر بارمىدۇ؟! شۇنىڭ ئۈچۈن قۇرئان كەرىمدە ئاتا ـ ئانىلارغا بالىلار ھەققىدە قىلىنغان تەۋسىيەلەردىن بالىلارغا ئاتا ـ ئانىلار ھەققىدە قىلىنغان تەۋسىيە ئىنتايىن كۆپتۇر. چۈنكى ئاللاھ ئەزەلدىن ئاتا ـ ئانىلارنىڭ قەلبلىرىگە بالىلارغا كۆيىنىشتىن ئىبارەت بۇ ئىنتايىن چوڭقۇر مۇھەببەتنى سېلىۋەتكەن، شۇڭا ئۇلارغا بالىلار ھەققىدە تەۋسىيە قىلمىسىمۇ، ئۇلار پەرزەنتلىرىنىڭ كېلەچىكى ئۈچۈن ھەر نەرسىسىنى، ھەتتا جانلىرىنى پىدا قىلىشقا ھازىر.

پەرزەنتلەر بىلەن زىنىنەتلەنگەن ئائىلە ھۇزۇرلۇق ئائىلىدۇر. ئۇ خۇددى مېۋىلىك باغدەك بەرىكەتلىك، گۈل باغچىسىدەك خۇشپۇراق بولىدۇ. پەرزەنتلەر يۇزىسىدىن ئاللاھ ئۇنىڭغا كۆپلىگەن ياخشىلىقلارنى ئاتا قىلىدۇ ۋە بالا ـ قازالاردىن ھىمايە قىلىدۇ. شۇنداق ئىكەن، ئەلۋەتتە، ئاتا ـ ئانىلار ئاللاھنىڭ بۇ سان ـ ساناقسىز نېمەتلىرىنى تونۇپ، ئاللاھقا شۈكۈر قىلىشى ۋە نېمەت بولۇپ بېرىلگەن بۇ ئەزىز پەرزەنتلەرنى قەدىرلىشى لازىم.

## 1196ـسوئال: پەرزەنتلەر دۇنيا ھاياتىنىڭ پىتنىسىدۇر

پەرزەنت ئاللاھ تائالانىڭ ئىنسانلارغا قىلغان سوۋغىتى بولۇپ، ئۇلارغا قارىغاندا كۆزلەر راھەتلىنىدۇ، كۆڭۈللەر شادلىنىدۇ. ئۇلار بىلەن سۆزلە شكەندە قەلبلەر ھۇزۇر ئالىدۇ. ئۇلار دۇنيا ھاياتلىقىنىڭ گۈل چېچەكلىرىدۇر. ئاللاھ تائالا سۈرە ئال ئىمرانىنىڭ 14ـ ئايىتىدە بۇ ھەقتە مۇنداق دېگەن «ئاياللار، ئوغۇللار، ئالتۇن ـكۈمۈشتىن توپلانغان كۆپ ماللار، ئارغىماقلار، چارۋىلار ۋە ئېكىنلەردىن ئىبارەت كۆڭۈل تارتىدىغان نەرسىلەرنىڭ مۇھەببىتى ئىنسانلارغا چىرايلىق كۆرسىتىلدى. ئۇلار دۇنيا تىرىكچىلىكىدە مەنپەئەتلىنىدىغان (باقاسى يوق ) شەيئىلەردۇر؛ ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا بولسا قايتىدىغان گۈزەل جاي (يەنى جەننەت ) باردۇر.» دېگەن بولسا، سۈرە ھەدىدنىڭ 20 ئايىتىدە : «بىلىڭلاركى دۇنيا تىرىكچىلىكى ئويۇندىن، (كىشىنى ئاخىرەتتىن غەپلەتتە قالدۇرىدىغان ) مەشغۇلاتتىن، زىبۇ زىنىنەتتىن، ئۆز ئارا پەخىرلىنىشتىن، پۇل ـ مال، پەرزەنت كۆپەيتىپ پەخىرلىنىشتىن ئىبارەتتۇر.» دېگەن. شۇڭا كاپىرلارنىڭ بۇ خىل زىنىنەتلەرگە ئالدىنىپ، ئەۋلادلىرى بىلەن پەخىرلەنگەنلىكىنى كۆرىمىز. ئەگەر ئۇلاردا شۇ پەخىرلىنىشنى توسۇپ قالىدىغان قورقۇنچ بولسا ئىدى، ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولغان، ھازىرقىدىنمۇ كۆپ ئەۋلادلارنى ئاتا قىلغان بولاتتى. ئۇلار مۆئمىنلەرگە ئەۋلادلىرى بىلەن يوغانچىلىق قىلىدۇ. شۇڭا ئاللاھ ئايەتلەردە كاپىرلارنىڭ ئۆتمۈشتىن قالغان پەخىرلىنىشلىرىنى سۆكۈپ، كۆپلۈكنىڭ ئاللاھنىڭ نەزىرىدە ھېچقانداق پايدا بەرمەيدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۆئمىنلەرگە تەسەللىي بېرىدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا سۈرە ئال ئىمرانىنىڭ 116 ـ ئايىتىدە «شۈبھىسىزكى، كاپىرلارنىڭ ماللىرى، بالىلىرى ئاللاھنىڭ ئازابى ئالدىدا ھەرگىز ھېچ نەرسىگە دال دېگەن بولسا، بولالمايدۇ؛ ئۇلار دوزاق ئەھلىدۇر، دوزاقتا مەڭگۈ قالىدۇ.» سۈرە تەۋبەنىڭ 55ـ ئايىتىدە: «ئۇلارنىڭ مال ـ مۈلكى ۋە ئەۋلادى سېنى ئەجەبلەندۈرمىسۇن، ئاللاھ ئۇلارنى بۇ دۇنيادا شۇ نەرسىلەر بىلەن

ئازابلاشنى ۋە ئۇلارنىڭ كاپىر پېتى جان ئۈزۈشىنى ئىرادە قىلىدۇ.» ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە يۇقىرىدا دېگەندەك ئىنساننى ئەۋلادلاردىن كېلىدىغان پىتنىدىن ئاگاھلاندۇردى. شۇنداقلا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا يۇقىرى مەرتىۋىگە ئېرىششنىڭ يوللىرى بىلەن ئاللاھنىڭ غەزىپىگە يولۇقتۇرىدىغان ئىشلاردىنمۇ خەۋەر بەردى. تۆۋەندىكى ئايەتلەر بۇ مەزمۇنلارنى كۆچەيتىپ كەلگەندۇر.« بىلىڭلاركى، سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، بالىلىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن بىر تۈرلۈك سىناقتۇر، ئاللاھىڭ دەرگاھىدا چوڭ ساۋاب بار.» (سۈرە ئەنپال 28- ئايەت) «ئى مۆئمىنلەر! سىلەرنىڭ ئاياللىرىڭلاردىن، بالىلىرىڭلاردىن سىلەرگە دۈشمەن بولىدىغانلىرىمۇ بار، ئۇلاردىن ئېھتىيات قىلىڭلار، ئەگەر (ئۇلارنى ) ئەپۇ قىلساڭلار، كەچۈرسەڭلار، مەغپىرەت قىلساڭلار (ئاللاھ سىلەرنىمۇ مەغپىرەت قىلىدۇ ). ئاللاھ ھەقىقەتەن ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر. سىلەرنىڭ ماللىرىڭلار، بالىلىرىڭلار (سىلەرگە ئاللاھ تەرىپىدىن ) بىر تۈرلۈك سىناقتۇر، ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا كاتتا ساۋاب بار.» (سۈرە تەغابۇن، 14- ۋە 15 - ئايەتلەر.) ئەمما ئاللاھ تائالا، ئەۋلادىغا ئاللاھنىڭ شەرىئىتىدە كۆرسەتكىنى بويىچە مۇھەببەت ئاتا قىلغان بەندىسىگە بېرىدىغان ئەجرىدىن تۆۋەندىكىدەك خەۋەر بېرىدۇ. «ئېيتقىنكى، ئەگەر سىلەرنىڭ ئاتاڭلار، ئوغۇللىرىڭلار، قېرىنداشلىرىڭلار، خوتۇنلىرىڭلار، ئۇرۇق تۇغقانلىرىڭلار (ھەممە ئۇلاردىن باشقىلار)، تاپقان پۇل - ماللىرىڭلار، ئاقماي قېلىشىدىن قورققان تىجارىتىڭلار، ياخشى كۆرىدىغان ئۆيلىرىڭلار سىلەر ئۈچۈن ئاللاھتىن، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدىن ۋە ئاللاھنىڭ يولىدا جىھاد قىلىشتىنمۇ سۆيۈملۈك بولسا (يەنى شۇلار بىلەن بولۇپ كېتىپ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم بەرمىسەڭلار)، ئۇ ھالدا سىلەر تاكى ئاللاھنىڭ ئەمرى (يەنى مەككىنى پەتىھ قىلىش ئىجازىتى) كەلگۈچە كۈتۈڭلار، ئاللاھ پاسىق قەۋمنى (يەنى ئاللاھنىڭ دىنىنىڭ چەك - چېگرىسىدىن چىقىپ كەتكۈچىلەرنى) ھىدايەت قىلمايدۇ.» (سۈرە تەۋبە 24- ئايەت)

بىراق ئاللاھ تائالا ئىمان يولىدىن يىراق يول تۇتقان، ئەخلاقى ناچار، پاسىق پەرزەنتلەردىن تېنىمىز، ھېس - تۇيغۇمىز، شەخسىيىتىمىز بىلەن يىراق تۇرۇشىمىزنى ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ : « ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىشىنىدىغان بىر قەۋمنىڭ ئاللاھ بىلەن ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرى بىلەن قارشىلاشقانلارنى ئۇلارنىڭ ئانىلىرى، ئوغۇللىرى، يا قېرىنداشلىرى، يا ئۇرۇق - تۇغقانلىرى بولغان تەقدىردىمۇ، دوست تۇتقانلىقىنى كۆرمەيسەن (يەنى ئۇلارنى دوست تۇتۇشى مۇمكىن ئەمەس )، ئەنە شۇلارنىڭ دىللىرىدا ئاللاھ ئىماننى مەھكەم قىلدى ۋە ئۆز دەرگاھىدىن بولغان روھ بىلەن ئۇلارنى كۈچەيتتى، ئاللاھ ئۇلارنى ئاستىدىن ئۆستەڭلار ئېقىپ تۇرىدىغان جەننەتلەرگە كىرگۈزىدۇ، ئۇلار جەننەتلەردە مەڭگۈ قالىدۇ، ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولىدۇ، ئاللاھتىن ئۇلارمۇ مەمنۇن بولىدۇ، ئەنە شۇلار ئاللاھنىڭ قوشۇنىدۇر، بىلىڭلاركى، ئاللاھنىڭ قوشۇنى مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر.» (سۈرە مۇجادىلە، 22 - ئايەت. )

**1197-سۇئال: پەرزەنتلەر پىتنىسىگە كاپارەت بولىدىغان ئەمەللەر**

پەرزەنتلەرنىڭ پىتنىسىگە روزا تۇتۇش، ناماز ئوقۇش، سەدىقە بېرىش، ياخشىلىققا بۇيرۇپ يامانلىقتىن توسۇش ئارقىلىق قىلىنغان ئەمەل ئىبادەتلەر كەففارەت بولىدۇ.

**1198-سۇئال: پەرزەنتلەر ئاللاھنىڭ ئامانەتلىرىدۇر**

ئىسلام دىنى نەسىل يېتىشتۈرۈشكە ۋە نەسىللەرنىڭ ساغلام ئۆسۈپ يېتىلىشىگە توسقۇنلۇق قىلىدىغان تۈرلۈك ئامىللار ۋە ئاپەتلەرنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا ئالاھىدە ئەھمىيەت بەردى.

پەرزەنتلەرئاتا ـ ئانىلارغا ئاللاھ تەرىپىدىن تاپشۇرۇلغان ھەم شەرەپلىك ھەم خەتەرلىك بىر ئامانەتلەردۇر. ئاتا ـ ئانىلار قىيامەت كۈنىدە ئاللاھنىڭ ئالدىدا بۇ ئامانەتلەرنىڭ جاۋابكارلىقىغا تارتىلىدۇ. شۇڭا ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇسۇلمانلارنى بۇ جاۋابكارلىقتىن ئاگاھلاندۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: « ئى مۆئمىنلەر! ئۆزۈڭلارنى ۋە بالا ـ چاقاڭلارنى ئىنسان ۋە تاشلار يېقىلغۇ بولىدىغان، رەھىم قىلمايدىغان قاتتىق قول پەرىشتىلەر مۇئەككەل بولغان دوزاختىن ساقلاڭلار، ئۇ پەرىشتىلەر اللهنىڭ بۇيرۇقىدىن چىقمايدۇ، نېمىگە بۇيرۇلسا شۇنى ئىجرا قىلىدۇ.» (تەھرىم سۈرىسى 6 ـ ئايەت)

ئۆلارنىڭ ئۆزلىرىنى ۋە بالا ـ چاقىلىرىنى دوزاخ ئازابىدىن ساقلىشىنىڭ بىردىن ـ بىر چارىسى ئۇستىدىكى پەرزەنت ھەقلىرىنى تولۇق ئادا قىلىش يولىدا، باللارغا كىچىكىدىن باشلاپلا ئىمان، ئىسلامنى ئۆگىتىپ، ياخشى ـ يامانني بىلدۈرۈپ، ئىلىم ـ مەرىپەت ئۆگىتىپ بۇ ئامانەتنى ئادا قىلىشىدىن ئىبارەتتۇر. ئاتا ـ ئانىلار يوقىرىقىلارنى ئاللاھ بۇيرىغان بويىچە ئادا قىلغاندىن كېيىن، ئۆلارنىڭ مەسئۇلىيىتى تۈگەيدۇ. كېيىنكى ئىشلارغا باللار ئۆزلىرى جاۋابكار بولىدۇ.

دېمەك، ئاتا ـ ئانىلار باللارنىڭ قانداق يېتىشىپ چىقىشىدىن مەسئۇلدۇر. ئۆلار باللىرىنى ئىسلام نۇرى ئاستىدا، ياخشى تەربىيىلەپ چىققان بولسا، ئۇنىڭ مۇكاپاتىنى ئاۋۋال مۇشۇ دۇنيادا، ئاندىن ئاخىرەتتە چوقۇم كۆرىدۇ. ئەگەر باللىرىنى ئۆز ھاۋايى ـ ھەۋەسلىرىگە قويۇپ بېرىپ، ئاللاھنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە يېتىشتۇرەلمىگەن بولسا، ئۇنىڭ جازاسىنى ئاۋۋال بۇ دۇنيادا، ئاندىن ئاخىرەتتە تارتىدۇ. يامان بالىنىڭ ئاپىتى ئاتا ـ ئانىلارنى تۈرلۈك باالارغا دۇچار قىلىدۇ، قىيامەت كۈنىدىمۇ ئۆلارنى خاتىرجەم قىلمايدۇ. ئامانەتنى زايا قىلغان كىشى قانداق جاۋابكارلىققا تارتىلسا، پەرزەنتلىرىنىڭ كېلىچىكىنى زايا قىلىۋەتكەن ئاتا ـ ئانىلارمۇ، ئۇنىڭدىن ئېغىرراق جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ. چۈنكى پەرزەنتلەر ئاللاھنىڭ ئۆلارنىڭ قوللىرىغا تاپشۇرغان ئامانەتلىرىدۇر.

### 1199ـسۇئال: ئەۋلاد تەربىيىلەشتە ئىنسان بىلەن شەيتان ئارىسىدىكى كۈرەش

ھەقىقەتەنمۇ شەيتان ئىنسان بىلەن ئۇنىڭ ئەۋلادى ئوتتۇرىسىدىكى ئاشكارا دۇشمەندۇر. شۈبھىسىزكى، ئاللاھ تائالا شەيتاننىڭ ئىنسان باللىرىنى ئاللاھنىڭ تائىتىدىن، ئاللاھنىڭ شەرىئىتىدىن يىراقلاشتۇرۇپ ئۆزىگە ئەگەشتۈرىدىغانلىقىغا قەسەم قىلغانلىقىدىن خەۋەر بەردى. ئېنىقكى، مېھرىبان ئاللاھ بۇنى بىزگە ئەھۋالىمىزنى ياخشى كۆزىتىشىمىز، شەيتاننىڭ بۇ ھەقتىكى ۋەدىسىدىن ئاگاھ بولۇشىمىز ئۈچۈن خەۋەر قىلدى. بىزنىڭ شەيتاندىن يىراق بولۇشىمىز ئۈچۈن باللىقتىن ئىبارەت بىر دەۋرنى ئاتا قىلدى. ناۋادا ئاتا ـ ئانىلار پەرزەنتلىرىنىڭ باللىقىدىكى بۇ مەزگىللىرىنى ئۆتكۈزۈۋېتىپ قالسا، پەرزەنتلىرىنىڭ بۇندىن كېيىنكى تەربىيىسىدە بۇنىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش ناھايىتى تەسكە توختايدۇ.

ئاللاھ تائالا سۈرە ئىسرانىڭ 61ـ62 ـ 63 ـ ئايەتلىرىدە : «ئىبلىس، ماڭا ئېيتىپ بەرگىنە، سەن مەندىن ئۈستۈن قىلغان ئادەم مۇشۇمۇ؟ ئەگەر ماڭا قىيامەتكىچە مۆھلەت بېرىدىغان بولساڭ، ئۇنىڭ ئەۋلادىنىڭ ئازغىنىسىدىن باشقىسىنى (ئازدۇرۇپ) تۈپ يىلتىزىدىن قۇرۇتۇۋېتىمەن (يەنى ئۆلارنى خالىغانچە يېتىلەيمەن) دېدى. ئاللاھ(ئىبلىسقا) ئېيتتى: بارغىن (ساڭا مۆھلەت بەردىم )، ئۆلاردىن (يەنى ئادەم باللىرىدىن ) كىمكى ساڭا ئەگەشسىدىكەن، (جەھەننەم ساڭا ۋە ئۆلارغا) بېرىلگەن تولۇق جازادۇر. ئۆلارنىڭ ئىچىدىن قوزغىتالايدىغانلىكى ئادەمگىنى ئاۋازىڭ بىلەن (يەنى

گۇناھقا چاقىرىشىڭ بىلەن ) قوزغاتقىن، ئاتلىق ۋە پىيادە قوشۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا ھۇجۇم قىلغىن، ئۇلارنىڭ ماللىرىغا ۋە باللىرىغا شېرىك بولغىن، ئۇلارغا (يالغان ) ۋەدىلەرنى بەرگىن. شەيتاننىڭ ئۇلارغا بەرگەن ۋەدىسى پەقەت ئالدامچىلىقتۇر. » بىز تۇرمۇشتا ھەقىقەتەنمۇ بەزى ئاتا- ئانىلارنىڭ پەرزەنتلىك بولالماسلىقتەك سىناق بىلەن سىنىلىدىغانلىقىنى كۆرۈپ تۇرىمىز. بۇنداق قىلىش شۇنداق بىر ھېكمەتتىنكى، پەرزەنتلىك بولۇشتىن مەھرۇم قىلىنغان ئاتا- ئانىلار ھەمىشە ئاللاھ تائالادىن ئۆزلىرىگە پەرزەنت، بولۇپمۇ، ياخشى پەرزەنت تەلەپ قىلىش بىلەن دىللىرى يۇمشىغان ھالەتتە ياشايدۇ. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا سۈرە شۇرانىڭ 49 ـ ۋە 50 ـ ئايەتلىرىدە مۇنداق دەيدۇ: «ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادىشاھلىقى ئاللاھقا خاستۇر، ئاللاھ نېمىنى خالىسا شۇنى يارىتىدۇ، خالىغان ئادەمگە قىز پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ، خالىغان ئادەمگە ئوغۇل پەرزەنت ئاتا قىلىدۇ ياكى ئۇلارغا ئوغۇل، قىزنى ئارىلاش بېرىدۇ، خالىغان ئادەمنى تۇغماس قىلىدۇ، ئاللاھ ھەقىقەتەن ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھەممىگە قادىردۇر.»

ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى جاھىلىيەت دەۋرىدە پەرزەنتلىك بولالمىغان كىشىلەر باشقىلارنىڭ باللىرىنى بېقىۋېلىش، ئۇلارنى تەربىيىلەپ نەسەبلىرىنى ئۆزلىرىگە ئائىت قىلىۋېلىش قاتارلىق ئىشلارنى قىلاتتى. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە باللارنى ئۆز بالام دەپ ھېسابلىۋالماي، ئۇلارنىڭ نەسەبىنى، ئۆز ئاتىلىرىغا قايتۇرۇشقا بۇيرۇپ ئايەتلەرنى نازىل قىلدى.

**1200ـسوئال: ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ياخشى بولۇشىنىڭ ئەۋلادلارغا بولغان تەسىرى**

ئاتا- ئانىلارنىڭ ياخشى كىشىلەردىن بولۇشى، ئۇلارنىڭ ھەر ئىشتا پەرزەنتلەر ئۈچۈن ياخشى ئۈلگە بولۇشى، پەرزەنتلەر ئۈچۈن ئىنتايىن مۇھىم تەسىر قىلىش كۈچىگە ئىگە. ئەگەر ئاتا- ئانىلارنىڭ ئۆزلىرى تەقۋادار كىشىلەر بولغىنىدا ئۇلار ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىتائەت قىلىش بىلەن بىرگە پەرزەنتلىرىگە بۇ ھەقتە ئازغىنە كۈچ سەرپ قىلسا ۋە ئۇلارنىڭمۇ تەقۋادار ئىنسانلاردىن بولۇشىغا ياردەمچى بولسا، پەرزەنتلەر تەبىئىي ھالدا ئاللاھ تائالاغا بويسۇنۇش ۋە ئىتائەت قىلىش ئىشىدا چوڭ بولىدۇ.

ئاتا- ئانىلارنىڭ ياخشى كىشىلەردىن بولۇشىنىڭ پەرزەنتلىرىگە پايدا يەتكۈزىدىغانلىقىنى قۇرئان كەرىمدىكى مۇسا ئەلەيھىسسالام بىلەن خىزىر ئەلەيھىسسالامنىڭ قىسسىسىدىن كۆرىۋالغىلى بولىدۇ. خىزىر ئەلەيھىسسالام يىقىلىپ كېتەي دەپلا قالغان بىر تامنى ھەق ئالماي يېڭىلاپ ياساپ قويىدۇ، مۇسا ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ بۇنداق قىلىشىنىڭ سەۋەبىنى سورىغاندا، خىزىر ئەلەيھىسسالام ئۇ تامنىڭ ئاستىدا ئىككى يېتىم بالىنىڭ مال ـ مۈلكىنىڭ بارلىقىنى، بۇ باللارنىڭ ئاتا- ئانىسىنىڭ ياخشى كىشىلەردىن ئىكەنلىكىنى دەپ بەرگەن. پەرزەنتلەر ئاللاھقا بويسۇنۇش، تائەت ئىبادەت ئۈستىدە چوڭ بولسا، ئايەتلەردە خەۋەر بېرىلگەندەك مەڭگۈ بەختلىك بولىدىغان جەننەتلەردە ئاتا- ئانىلىرى بىلەن بىرگە بولىدۇ. «ئۆزلىرى ئىمان ئېيتقان، ئەۋلادلىرىمۇ ئەگىشىپ ئىمان ئېيتقانلارنىڭ ئەۋلادلىرىنى ئۇلار بىلەن تەڭ دەرىجىدە قىلىمىز، ئۇلارنىڭ (ياخشى) ئەمەللىرىدىن قىلچىمۇ كېمەيتىۋەتمەيمىز، ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ قىلمىشىغا مەسئۇلدۇر.» ( سۈرە تۇر، 21 ـ ئايەت. )

**1201ـسوئال: ئەر ئايال بىر تۆشەكتە بولغاندا ياخشى پەرزەنت ئۈمىد قىلىپ دۇئا قىلىش**

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئايالى بىلەن بىر يەردە بولماقچى بولغان كىشى (بىر يەردە بولۇشتىن

بۇرۇن): ”اللەنىڭ نامى بىلەن باشلايمەن. ئى الله! بىزدىن شەيتاننى يىراق قىلغىن، بىزگە ئاتا قىلىدىغان پەرزەنتىمىزدىن شەيتاننى يىراق قىلغىن!“ دېسە ۋە شۇ جىمادا ئۇ ئىككىسىگە بىرەر پەرزەنت ئاتا قىلىنسا، ئۇ بالىغا شەيتان ھەرگىز زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. (مۇسلىم: 1434)

## ئىككىنچى باپ. بوۋاقنىڭ تۇغۇلۇشى ۋە تەربىيىسى

### 1202-سۇئال: تۇغۇتنىڭ ئاسان بولۇشى ئۈچۈن قىلىنىدىغان دۇئالار

ئانا بالىنى تۇغىدىغان ئاشۇ دەقىقىلەردە روھىي ۋە جىسمانىي جەھەتلەردە ناھايىتى چارچايدۇ. تولغاق- ئاچچىق ئاغرىق تۈپەيلىدىن بەدەننى ئىنتايىن قىينايدىغان بىر ھادىسە. بالىنىڭ تۇغۇلۇش ۋاقتى ئەر - ئايال ئىككەيلەنگە نىسبەتەن ئەڭ مۇشكۇل بىلىنىدىغان ھالقىلىق پەيتلەردۇر. ئاللاھ تائالا سۈرە مەريەمدە ئاشۇ قىيىن دەقىقىلەرنى تەسۋىرلەپ مۇنداق دەيدۇ: «تولغاقنىڭ قاتتىقلىقى ئۇنى (يۆلىنىۋېلىش ئۈچۈن ) بىر خورما دەرىخىنىڭ يېنىغا كېلىۋېلىشقا مەجبۇر قىلدى. مەريەم ئېيتتى: كاشكى مەن بۇنىڭدىن ئىلگىرى ئۆلۈپ كەتكەن بولسامچۇ ! كىشىلەر تەرىپىدىن ئۇنتۇلۇپ كەتكەن (ئەرزىمەس) نەرسىگە ئايلىنىپ كەتسەمچۇ!» ( سۈرە مەريەم 23- ئايەت)

سەلەپ سالىھلارنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە ئايال كىشى تۇغۇت ئالدىدا ئايەتەلكۇرسى، پەلەق ناس سۈرىلىرىنى ئوقۇپ شەيتاننىڭ شەررىدىن پاناھ تىلىسۇن دىيىلگەن. ئايال كىشى بۇ قىيىن سائەتلەردە چىن يۈرىكىدىن دۇئا قىلىش ئارقىلىق ئاللاھ تەرەپكە يۈزلەنسۇن. قانچىلىك دەرىجىدە ئىخلاس بىلەن دۇئا قىلسا، ئاللاھ ئۇنىڭ تولغاق ئازابى ۋە تۇغۇتتىكى مۇشكۇلچىلىككە سەۋر قىلىش كۈچى ئاتا قىلىدۇ ۋە شۇ كۈندىكى تولغاقنىڭ، قىيىنچىلىقلارنىڭ ئېغىرچىلىقىنى كۆتۈرۈۋېتىدىغان سەۋەبلەرنى تەييارلاپ بېرىدۇ.

### 1203-سۇئال: تۇغۇتنىڭ بىرىنچى كۈندىكى ئەمەللەر

1- پىترە زاكات بېرىش. ئىسلامىي ۋە مىللىي ئەنئەنىلىرىمىزنىڭ بىرى، بالا تۇغۇلۇپ يەتتىنچى كۈنى ئۇنىڭ بېشىنى چۈشۈرۈش، ئوغۇل بولسا ئىككى قوي، قىز بولسا بىر قوينى سويۇپ، پېقىرلارغا سەدىقە قىلىشتۇر. مانا بۇ ئاللاھنىڭ پەرزەنت ئاتا قىلغانلىقىدىن ئىبارەت بۇ نېمىتىگە شۇكۇر ئادا قىلغانلىقىنىڭ بىر ئىپادىسىدۇر. بۇنداق قىلغان كىشى بىر سۈننەت ئىشنى ئادا قىلغانلىقىنىڭ ساۋابىنى تاپىدۇ. قىلالمىغان تەقدىردە ھېچ گۇناھكار بولمايدۇ.

2- مىراسقا ھەقلىق بولۇشى. «شەرھ سۈننەدە» مۇنداق دېيىلىدۇ : بىر ئادەم ئۆلگەندە ئۇنىڭ بالىسى تېخى تۇغۇلمىغان ھالەتتە بولسا، ئۇنىڭ مىراسى تاكى بالا تۇغۇلغىچە تەقسىم قىلىنماي توختىتىپ قويۇلىدۇ. ئەگەر بالا تىرىك تۇغۇلسا، ئۇنىڭغا مىراس تەقسىم قىلىنىپ بېرىلىدۇ. ناۋادا ئۆلۈك تۇغۇلسا، ئۇنىڭغا مىراس بېرىلمەي، ئۇنىڭغا تېگىشلىك بولغان قىسمى باشقا مىراسخورلارغا تەقسىم قىلىنىپ بېرىلىدۇ. ناۋادا ئۇ تۇغۇلغاندا ھايات تۇغۇلغان يەنى يۇقىرىدا دېگەندەك ھايات تۇغۇلغانلىقىنى بىلدۈرىدىغان ئالامەتلەرنىڭ بىرەرىنى قىلسا، ئۇ كېيىن ئۆلگەن تەقدىردىمۇ ئۇنىڭ مىراستىكى ھەققى ئايرىلىدۇ.

3- يېڭى تۇغۇلغان بالا بىلەن كىشىلەرگە خۇشخەۋەر بېرىش ۋە ئۇنى تەبرىكلەش. ئىسلام ئىجتىمائىي جەمئىيەتنى قۇرۇلۇشىنىڭ بىر گەۋدىگە ئايلىنىشى ئۈچۈن، شۇ جەمئىيەتنىڭ ئەزالىرىدىن بىرى بولغان مۇسۇلمان قېرىندىشىغا كەلگەن خۇشاللىقتىن خۇشال بولۇش ۋە كەلگەن

مۇسىبەتكە قايغۇرۇش شۇ جەمئىيەت ئەزالىرىنىڭ مەجبۇرىيىتىدۇر. ئىسلام ئىجتىمائىي جەمئىيىتىگە بىر يېڭى بوۋاق قوشۇلغان ھامان ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى (زەكەرىيا ئەلەيھىسسالام) نى پەرىشتىلەر تەبرىكلىگەنگە ئوخشاش، شۇ جەمئىيەتنىڭ ئەزالىرى ئۇ بوۋاقنىڭ ئاتا ـ ئانىلىرىنى قىزغىن تەبرىكلىشى كېرەك! مۇبارەكلەش ۋە خۇش خەۋەر بېرىش ئاتا- ئانىنىڭ دىلىدىكى خۇشاللىقنى تېخىمۇ زىيادە قىلىدۇ. ھەم مۇسۇلمانلار ئارىسىدىكى مۇناسىۋەت تېخىمۇ چىڭىيدۇ. مۇسۇلمانلار ئاتا- ئانىنى مۇبارەكلىگەندە، سىزگە بېرىلگەن بۇ سوۋغاتقا مۇبارەك بولسۇن ! بۇ سوۋغاتنى ئاتا قىلغان رەببىمىزگە رەھمەت ئېيتىڭ. ئاللاھ سىلەرگە ياخشىلىق ئاتا قىلسۇن ! بالىنىڭ ياخشى ئۆسۈپ يېتىلىشىنى نېسىپ قىلسۇن! دېگەندەك خەيرلىك سۆزلەرنى قىلىدۇ.

4 ـ ئوڭ قۇلىقىغا ئەزان، سول قۇلىقىغا تەكبىر ئېيتىش. ئىمام ئەھمەد ۋە تىرمىزىدىن قىلىنغان رىۋايەتتە، ئەلى ۋە فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ بالىسى ھەسەن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ تۇغۇلغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ قۇلىقىغا ئەزان ئېيتقان.

تۇغۇلغان بوۋاق مەيلى قىز ياكى ئوغۇل بولسۇن، ئۇ ئاللاھنىڭ ھەدىيىسىدۇر. شۇنداقلا بەندىسىگە ئاتا قىلغان نېمىتىدۇر. تەبەرانىي ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: قىز تۇغۇلسا، ئاللاھ تائالا پەرىشتە ئەۋەتىپ، ئۇنىڭغا بەرىكەت ۋە رىزىق بىلەن خۇش خەۋەر بېرىشكە ۋە ئاجىزە ئاجىزەنى تۇغقانلىقى ئۈچۈن قىيامەت كۈنى ئۇنىڭغا ياردەم بېرىمەن دېگەن سۆزنى دېيىشكە بۇيرۇيدۇ. ناۋادا تۇغۇلغان بالا ئوغۇل بولسا، ئاللاھ ئاسماندىن بىر پەرىشتە ئەۋەتىپ بالىنىڭ ئىككى كۆزىنىڭ ئارىلىقىغا سۆيۈپ ئاللاھ ساڭا سالام دېدى دېيىشكە بۇيرۇيدۇ.

5 ـ بېرىلگەن بۇ يېڭى نېمەت ئۈچۈن ئاللاھقا شۇكۇر ئېيتىش ۋە ئۇنىڭغا دۇئا قىلىش.

6 ـ بالىنى ئېغىزلاندۇرۇش. ئۇممۇ فەزل رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ھىجرىنىڭ يىنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋاتاتتىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى كۆرۈپ: ئى ئۇممۇ فەزل! دەپ چاقىردى. مەن: خوش، ئى رەسۇلۇللاھ! دېدىم. ماڭا: سەن بىر ئوغۇلغا ھامىلدار ئىكەنسەن، بالا تۇغۇلغاندا يېنىمغا ئېلىپ كەلگىن! دېدى. دەرۋەقە، بىر ئوغۇل تۇغدۇم ۋە ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئېلىپ كەلدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا "ئابدۇللاھ "دەپ ئىسىم قويدى ۋە ئۆزىنىڭ مۇبارەك تۈكۈرۈكىنى ئۇنىڭغا سۈرۈپ قويدى. ئاندىن: ئەمدى ئېلىپ كەتسەڭ بولىدۇ. قاراپ تۇرغىن، بۇ بالا كەلگۈسىدە ئاجايىپ ئەقىللىق يىگىت بولىدۇ، دېدى. (ئەلكەبىر10580:)

### 1204ـ سۇئال: يېڭى تۇغۇلغان بالىنىڭ قۇلىقىغا ئەزان ئەيتىشنىڭ ھكمىتى

دەھەلەۋىي بۇنىڭ ھېكمىتى ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ:

بىرىنچى، ئەزان ــــ ئىسلامنىڭ شۇئارلىرىدىندۇر.

ئىككىنچى، ئەزان ــــ مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام دىنىنىڭ باياناتچىسىدۇر.

ئۈچىنچى، قۇلىقىغا ئەزان ئېيتىش ئارقىلىق بوۋاقنىڭ قەلبىنى شۇ ئەزانغا باغلاش.

تۆتىنچى، ئەزاننىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرى شۇكى، شەيتان ئەزاننى ئاڭلىغاندا قاچىدىغان بولۇپ، ھەدىستە كەلگىنىدەك شەيتان يېڭى تۇغۇلغان بالىغا ئەزىيەت قىلىدىغان بولغاچقا، شۇنىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن قۇلاققا ئەزان ئوقۇلىدۇ.

بەشىنچى، بوۋاق ئەزاندىن ئىبارەت ئىسلامدىكى ئاللاھنىڭ كاتتىلىقىنى بىلدۈرىدىغان

شۇئارنى، ئاللاھنىڭ دىنىغا تۇنجى بولۇپ كىرگۈچىنىڭ ئىسمىنى بىلدۈرىدىغان بۇ سۆزلۈكلەرنى ئاڭلاش بىلەن ئۆزىنىڭ ئىسلام دۇنياسىغا كەلگەنلىكىنى، تەۋھىد كەلىمىسى بىلەن ئۇچراشقانلىقىنى ھېس قىلىدۇ.

ئالتىنچى، ئىسلام شۇئارى بولغان ئەزان ئۇنىڭ يۇمران قەلبىگە تۇنجى بولۇپ كىرگەن بولغاچقا، ئۇ باشقا نەرسىلەرگە قارىغاندا ئۇنىڭغا تونۇشلۇق ھەم يېقىن تۇيۇلۇپ، ئۇنى ئۆچ كۆرمەيدۇ.

يەتتىنچىدىن، شەيتاننى بالىدىن يىراق قىلىش ئۈچۈندۇر. چۈنكى، شەيتان بالا تۇغۇلۇشى بىلەنلا ئۇ بالا بىلەن ھەپىلىشىدۇ. شۇڭا ئەزان ئوقۇلسا، ئاللاھنىڭ ئىجازىتى بىلەن شەيتان بالىدىن ۋە ئۇنىڭغا ئەزىيەت بېرىشتىن يىراق قىلىنىدۇ. ھەم ئۇنىڭ دىلىغا شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىلىرىنىڭ كىرىشىدىن پاناھلاندۇرغىلى بولىدۇ.

سەككىزىنچى، بۇ ھېكمەتنىڭ ئاخىرقىسى بولۇپ، ئەزان ئىسلا م دىنىغا قىلىنغان بىر دەۋەتتۇر. يەنى ئاللاھنىڭ بەندىسىنى ئاللاھ تەرەپكە، ئىسلام دىنى تەرەپكە دەۋەت قىلىشتىن ئىبارەتتۇر. كىمكى شەيتان تەرەپكە دەۋەت قىلسا، خۇددى ئاللاھ شەيتاننى رەھمىتىدىن قوغلاندى قىلغىنىدەك، شەيتانغا دەۋەت قىلغۇچى ۋە قىلىنغۇچىنىمۇ رەھمىتىدىن يىراق قىلىدۇ. ئەزاننىڭ بۇنىڭدىن باشقا ھېكمەتلىرىمۇ بولۇشى مۇمكىن، ئاللاھ ئەڭ ياخشى بىلگۈچىدۇر.

## 1205-سۇئال: بالا تۇغۇلۇپ يەتتىنچى كۈنى قىلىنىدىغان ئەمەللەر

1 ـ بالىنىڭ ئىسمىنى قويۇش. بالا تۇغۇلغاندىن كېيىن ئۇنىڭغا ئالدى بىلەن قىلىنىدىغان ھۆرمەت ئۇنى چىرايلىق ئىسىم ۋە كۈنيەتلەر (تەخەللۇس) بىلەن چاقىرىش ئارقىلىق ئۇنى مەنىۋى جەھەتتىن زىنىنەتلەشتۇر. چىرايلىق ئىسىم ئاڭلىنىشتىمۇ تۇنجى ئاڭلىغان كىشىنىڭ كۆڭلىدە بىر سۆيۈنۈش پەيدا قىلىدۇ. شۇڭا ئاللاھ تائالا بەندىلىرىگە ئۆزىنىڭ چىرايلىق ئىسىم- سۈپەتلىرى ئارقىلىق دۇئا قىلىشقا بۇيرۇرۇپ مۇنداق دەيدۇ: « ئاللاھنىڭ گۈزەل ئىسملىرى بار، ئاللاھنى شۇ (گۈزەل ئىسملىرى) بىلەن ئاتاڭلار، ئاللاھنىڭ ئىسملىرىنى كەلسە- كەلمەس قوللىنىدىغانلارنى تەرك ئېتىڭلار، ئۇلار (ئاخىرەتتە) قىلمىشلىرىنىڭ جازاسىنى تارتىدۇ. » (سۈرە ئەھراف، 180 ـ ئايەت.) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامىمۇ ھەممە پەرزەنتىگە ئەڭ گۈزەل ئىسملارنى تاللاپ قويغان ھەمدە مۇھەممەد ئىبنى ھەنىيفە دېگەندەك ھۆرمەتلىك، ئىززەتلىك ئىسملار بىلەن چاقىرىلىشنى يولغا قويغان . ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېقىمسىز (قەبىھ) ئىسىملارنى ئۆزگەرتىۋېتەتتى. (تىرمىزى: 2839)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلىرىغا گۈزەل ئىسملارنى قويۇشنى تەۋسىيە قىلاتتى. ئۇ ھەمىشە، يېقىمسىز، سەت ئىسملارنى گۈزەل، يېقىملىق ئىسملارغا ئۆزگەرتىپ قوياتتى. پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام بىر قېتىم ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ "ئاسىيە "ئىسىملىك قىزىنىڭ ئىسمىنى "جەمىلە "دېگەن ئىسمغا ئۆزگەرتىۋەتكەن. يەنە بىرقېتىم بىر ساھابىنىڭ "ئاسى "دېگەن ئىسمىنى "ئەزىز "دېگەن ئىسمغا ئۆزگەرتىۋەتكەن.

2ـ چېچىنى چۈشۈرۈش. ئىمام مالىك (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن !) دىن رىۋايەت قىلىنىشچە، فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ھەسەن، ھۈسەين ۋە ئۈممۇكۇلسۇمنى تۇغقاندا ئۇلارنىڭ چاچلىرىنى چۈشۈرتۈپ، چاچلىرىنىڭ ئېغىرلىقى مىقدارىدا كۈمۈش سەدىقە قىلغان.

3ـ ئەقىقە قىلىش. سەمۇرە (ئىبنى جۇندۇب) رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى،

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يېڭى تۇغۇلغان ھەرقانداق بوۋاق ئۆز ئەقىقىسى ئۈچۈن سويۇلىدىغان مالغا گۆرۈگە قويۇلغان بولىدۇ. (بوۋاق تۇغۇلۇپ) يەتتىنچى كۈنى مال سويۇلۇپ، (مالنىڭ) قېنى (بوۋاقنىڭ) بېشىغا سۈرۈلىدۇ ۋە بوۋاقنىڭ چېچى چۈشۈرۈلىدۇ. قەتادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن قاننىڭ (بالىنىڭ بېشىغا) قانداق سۈرۈلىدىغانلىقى سورالغانىدى، ئۇ مۇنداق دېدى: جاھىلىيەت دەۋرىدە مالنىڭ يۇڭىدىن ئازراق ئېلىنىپ، بوغۇزىدىن ئېتىلىپ چىققان قانغا مىلىنەتتى، ئاندىن بوۋاقنىڭ بېشىغا تاكى قان سىرغىپ چۈشكىچە سۈرۈلەتتى، ئاندىن (بوۋاقنىڭ) بېشى يۇيۇلۇپ، چېچى چۈشۈرۈلەتتى. (ئەبۇ داۋۇد 2837)

ئوممۇ كۈرزىدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئوغۇل بالا تۇغۇلسا، ئىككى قوي؛ قىز بالا تۇغۇلسا، بىر قوي ئەقىقە قىلىش كېرەك. سويۇلىدىغان قوي مەيلى ئەركەك ياكى چىشى بولسۇن، سىلەرگە ھېچ زىيىنى يوق. (نەسائى 4218)

ئەلى ئىبنى ئەبۇ تالىب مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەسەن ئۈچۈن ئەقىقە قىلدى ۋە: ئى فاتىمە! بۇنىڭ چېچىنى چۈشۈرۈپ، چاچنىڭ ئېغىرلىقى باراۋىرىدە كۈمۈش سەدىقە قىلغىن! دېدى. فاتىمە (رەزىيەللاھۇ ئەنھا) ھەسەننىڭ چېچىنى چۈشۈرۈپ تارتقانىدى، بىر تەڭگە ياكى ئۇنىڭدىنمۇ ئاز ئېغىرلىقتا تەڭ كەلدى. (تىرمىزى1519)

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: يېڭى تۇغۇلغان بالا ئۈچۈن شۇ يەتتە تۈرلۈك ئىشنى قىلىش سۈننەتتۇر: تۇغۇلۇپ يەتتىنچى كۈنى ئۇنىڭغا ئىسىم قويۇش، يۇيۇپ تازىلاش، (ئوغۇل بولسا) خەتنە قىلىش، (قىز بولسا) قۇلىقىنى تېشىش، ئەقىقىسى ئۈچۈن مال سويۇش، چېچىنى چۈشۈرۈش، مالنىڭ قېنىنى (بوۋاقنىڭ) بېشىغا سۈرۈش ۋە ئۇنىڭ چېچىنىڭ ئېغىرلىقىدا كۈمۈش ياكى ئالتۇن سەدىقە بېرىش. (ئەلئەۋسەت 562)

بالىنىڭ ئەقىقىسى ئۈچۈن مال سويغان ئادەم بىر ئىبادەتنى ئادا قىلغان بولىدۇ، قۇربانلىق قىلىنىدىغان مالنىڭ بىر كۆزى كور، ئاقساق ۋە ياكى بىرەر ئەزاسى مېيىپ، ئورۇق ۋە ئاجىز مال بولۇشى جائىز ئەمەستۇر. ئۇنىڭ گۆشى ۋە تېرىسى سېتىلمايدۇ، سۆڭەكلىرى سۇندۇرۇلمايدۇ، بۇ مالنىڭ گۆشىنى قۇربانلىق . . قىلغۇچىلار يەيدۇ ۋە سەدىقە قىلىنىدۇ.

4 ـ خەتنە قىلىش. خەتنە قىلىش بالىنىڭ جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئۈچىدىكى تېرە قىسمىنى كېسىپ ئېلىۋېتىش دېگەنلىكتىن ئىبارەتتۇر. ئۇنىڭ شەرئى مەنىسى بولسا، جىنسىي ئەزاسىنىڭ ئۈچى تەرىپىدىكى بۇغۇم يېرىنىڭ زىيادە تېرىسىنى كېسىش ئارقىلىق ئۈچى تەرەپنى تېرىسىز قالدۇرۇش دېگەنلىكتۇر.

ئۇغۇللارنى خەتنە قىلىش پۈتۈن ساماۋىي دىنلاردا بۇيرۇلۇپ كەلگەن بىر ھۆكۈمدۇر. يەھۇدىي دىندىكىلەر ـ گەرچە ئەسلىدىكى يەھۇدىي دىنىنىڭ ماھىيىتىدىن پۈتۈنلەي چىقىپ كەتكەن بولسىمۇ ، ھازىرمۇ ئوغۇللارنى خەتنە قىلىش ئىشنى جارى قىلدۇرۇپ كەلمەكتە. ئەمما خرىستىئانلار، گەرچە ئۆز ۋاقتىدا ئېيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇھەقتە تەۋسىيەلىرى بولغان بولسىمۇ بۇنىڭغا ئەمەل قىلماي كەلمەكتە. ئىسلام دىنىدىكى بارلىق مەزھەپلەردە ئوغۇللارنى خەتنە قىلىشنىڭ ھۆكمى ۋاجىب(پەرزدىن قالسا ئەڭ ئېتىبارلىق ھۆكۈم) بولۇپ، پەقەت ھەنەپى مەزھىبىدە سۈننەت (پەيغەمبەرنىڭ مەسلىكى) دۇر.

ئوغۇللارنى خەتنە قىلىش ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۈستىدىكى پەرزەنت ھەقلىرىدىن بىرىدۇر.

## 1206ـ سۇئال: بالىغا ياخشى ئىسىم قانداق تاللىنىدۇ؟

بۇنىڭغا ئىمام مەۋەردىنىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە مۇنداق ئۈچ خىل تاللاش باردۇر.

1) ئىسىم، دىن ئەھلى، پەيغەمبەرلەر ۋە ئاللاھنىڭ سالىھ بەندىلىرىنىڭ ئىسىملىرىدىن ئېلىنغان بولۇشى لازىم، ئۇلارنى سۆيۈش، ئىسىملىرىنى ئەۋلادلارغا قويۇش ئۇلارنى ئەسلەش نىيەت قىلىنىدۇ.

2) قويۇلغان ئىسىمنىڭ ھەرپلىرى قىسقا، چاقىرىشقا ئاسان، سۆزلەشكە قولايلىق، ئۇنى ئەستە ساقلاش ئاسان بولىدىغان ئىسىملار بولۇشى كېرەك.

3) مەنىسى چىرايلىق، قويۇلغان كىشىگە مۇناسىپ ۋە جەمەتى ئىچىدە چاقىرىلىدىغان ئىسىملاردىن بولۇشى كېرەك. بالىلارغا گۈزەل ـ چىرايلىق ئىسىملارنى قويۇش ئالاھىدە كۆڭۈل بۆلۈشكە تېگىشلىك ئىشتۇر. ئىسلام دىنى ھاياتلىقنىڭ ھەرقايسى ساھەلىرىنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كامىل بىردىن بولغانلىقتىن، ئۇ، بۇ ماۋزۇدىمۇ ئىنسانلارغا بەزى تەۋسىيەلەرنى قىلىشنى ئۇنۇتمىغان.

## 1207ـ سۇئال: مال سويۇپ ئەقىقىسىنى قىلىشنىڭ پايدىلىرى ۋە ھېكمەتلىرى

1) بالىنىڭ نەسەبىنى ئىلان قىلىشتىن ئىبارەتتۇر، يەنى ئېلان قىلماقتۇر، چۈنكى ئۇنداق قىلمىغاندا قالايمىقان پىتنىلىك سۆزلەرنىڭ چىقىپ قىلىشىمۇ ئېھتىمالغا يېقىندۇر.

2) بېخىللىقنى تاشلاپ، سېخى بولۇشقا پايدىلىقتۇر.

3) خىرىستىئانلار يېڭى تۇغۇلغان بالىلىرىنى مەئمۇدىيە دەپ ئاتىلىدىغان بىر خىل سېرىق سۇ بىلەن يۇياتتى. ئۇلار شۇنداق قىلغاندا بالا خىرىستىئان بولىدۇ دەپ قارايتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان ئۈممىتىنىڭ ئۇلارنىڭ قىلغىنىنىڭ قارشىسىدا بىر ئىش قىلىشى مۇستەھەب بولىدۇ.

4) بالىنىڭ ھاياتلىقتىكى تۇنجى مۇساپىسىدە بۇ ئىشنى قىلىش ئاتا ـ ئانا بولغۇچىنىڭ بۇ ئىشنى ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامغا ئوخشاش ئاللاھ يولىدا بېغىشلاپ قىلغان بىر ئەمەل ئىكەنلىكىنى ئەسكەرتىدۇ. ھەمدە بۇ يەنە ياخشى بىر ئەمەلنى قىلىش ۋە ئاللاھقا بويسۇنۇشنىڭ ئىپادىسى بولىدۇ.

5) بالا دۇنياغا ئەمدى كۆز ئېچىشىغىلا ئۇنىڭ ئۈچۈن قۇربانلىق قىلىش، تۇغۇلغان بۇ بوۋاق ئۈچۈن قىلىنىدىغان دۇئانىڭ سەۋەبچىسى بولىدۇ، شۇنداقلا بالىنى مۇراسىمگە قاتناشتۇرغانلىقنىڭ، ھۆرمەتلەندۈرۈلگەنلىكىنىڭ تۇنجى قەدىمى بولۇپ قالىدۇ.

6) بالىنى گۆرەگە قويۇلىشتىن ئازاد قىلغانلىق بولىدۇ. چۈنكى تۇغۇلغان بالا ئەقىقىگە گۆرۈ قويۇلغۇچىدۇر. بالىسى ئۈچۈن ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى ئىزلەپ مال سويۇش، ئۇنى شەيتاننىڭ چاڭگىلىدىن قۇتۇلۇشىغا سەۋەبچى بولىدۇ، چۈنكى بالا دۇنياغا كېلىش بىلەنلا شەيتان ئۇنى كۆزىتىشكە باشلايدۇ، قۇربانلىق قىلىپ مال سويۇش بالىنى شەيتاننىڭ ئاسارىتىدىن، شەيتاننىڭ بالىنى ياخشى يولدىن توسۇشىدىن خالاس قىلىشتۇر.

## 1208ـ سۇئال: بالىنى ئىككى يىل ئېمىتىشنىڭ ۋاجىپلىقى

ئىسلام دىنى ئەر بىلەن ئايالنى نىكاھ ئەقدىسى بىلەن باغلاپ، بىر ئائىلىدە جەملىگەندە ياخشى ئائىلە قۇرۇپ چىقىشتا قۇرۇلۇشنىڭ ئۇلىنى مۇستەھكەم قۇرۇش ئۈچۈن ئەر ـ ئايال ھەر ئىككىسىنىڭ ئۈستىگە مەسئۇلىيەت يۈكلىرى ۋە ھەر ئىككىسىگە ئايرىم ـ ئايرىم ھەق ۋە مەسئۇلىيەت بېكىتتى. ئەرنىڭ ئۈستىگە ئائىلىسىنى بېقىشنى پەرز قىلغان بولسا، ئايالنىڭ ئۈستىگە بالىسىنى ئېمىتىپ بېرىش مەسئۇلىيىتىنى ۋاجىپ قىلدى. بوۋاق ئىككى قولىنى ئانىنىڭ

كۆكسىگە قويۇشقا موھتاجدۇركى، ئۇ ئۇنىڭ بىلەن ئانىنىڭ مېھرىدىن روھى لەززەت تاپىدۇ، سۈتنى ھۇزۇرلۇق بىر تۈيغۇ بىلەن ئېمىدۇ ۋە شۇ سۈت بىلەن بەدىنى ئېھتىياجلىق بولغان ئوزۇقلۇققا ئېرىشىدۇ.

## 1209-سۇئال: ئېرىدىن ئايرىلغان ئايالنىڭ بالىنى ئېمىتىشىنىڭ ، ئەرنىڭ ئېمىتىش ھەققىنى بېرىشىنىڭ پەرزلىكى

ئېرىدىن ئايرىلغان ئايالنىڭ بالىنى ئېمىتىش مەسئۇلىيىتى بار بولۇپ، ئۇ مەسئۇلىيەتنى ئاللاھ ئۇنىڭ ئۈستىگە پەرز قىلغان. ئۇنى ھەرگىز ئائىلە بۇزۇلغان ھامان بۇزۇلىدىغان ۋە پەرۋاسىز قارىلىدىغان بىر ئىش قاتارىدا قويمىدى. شۇنداقلا ئاجرىشىپ كەتكەن تەقدىردىمۇ ئەرنىڭ بالىسىنى ئېمىتىپ بېرىۋاتقان ئايالغا، گەرچە ئۇ بالا ئانىنىڭ ئۆز بالىسى بولغان تەقدىردىمۇ ئۇنىڭ ئېمىتىش ھەققىنى بېرىشنى پەرز قىلدى. ئاللاھ تائالا ئىنسانلارغا ھەتتا ئىنسانلارنىڭ ئۆزلىرىگە كۆيۈنگەندىنمۇ بەكرەك كۆيۈنگۈچىدۇر. ئاللاھ تائالا ئانىغا بالىسىنى تولۇق ئىككى يىل ئېمىتىشنى پەرز قىلدى. چۈنكى بۇ مۇددەت بالىنىڭ سالامەتلىكى ۋە ئوزۇقلىنىشىدا ئانا سۈتىگە ئەڭ موھتاج ۋاقتىدۇر. بۈگۈنكى تىببىي تەتقىقاتلارمۇ بۇ ئىككى يىلنىڭ ناھايىتى مۇھىملىقىنى، بالىنىڭ سالامەتلىكى ئۈچۈن ئانا سۈتى بىلەن بېقىلىش بالا ئۈچۈن ئەڭ زۆرۈر ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىماقتا. ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى شۇكى، ئۇ مۇسۇلمانلارنى بۇنداق مۇھىم قانۇنىيەتنى تەجرىبە قىلىپ بىلىۋېلىشى ئۈچۈن تاشلاپ قويماي قۇرئان كەرىمدە ئېنىق قىلىپ بۇيرىدى. ئاللاھ بەندىلىرىگە تولىمۇ مېھرىباندۇر، بوۋاقلارغا تولىمۇ رەھىمدىلدۇر. ئىسلام دىنى ھالال نىكاھ بىلەن تۇغۇلغان بالىلارنىلا ئەمەس، ھەتتا زىنادىن تۆرەلگەن بالىلارنىمۇ تولۇق ئېمىش مۇددىتىگە ئىگە قىلىشقا بۇيرىغان ۋە بۇ مۇددەت تاماملانماي تۇرۇپ ئانىغا بېرىلىدىغان جازانى يۇرگۈزمەسلىكنى بۇيرىغان. مانا بۇ ئاللاھنىڭ بالىغا قانچىلىك دەرىجىدە مېھرىبان ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر.

## 1210-سۇئال: ئانا سۈتىنىڭ پايدىلىرى

ئانا سۈتىنىڭ كۆپ خىل پايدىلىرى باردۇر. بالا ئانىنىڭ قورسىقىدىكى ۋاقتىدا ئوزۇقلۇقنى ئانىنىڭ بەدىنىدىن قوبۇل قىلىدۇ، تۇغۇلغانىدىن كېيىن ئوزۇقلىنىشنى يەنىلا ئانىنىڭ سۈتىنى ئېمىش ئارقىلىق داۋاملاشتۇرىدۇ، تەبىئىي سۈت ئۇنىڭ تەن ساغلاملىقىنىڭ نورمال بولۇشىنىڭ كاپالەتچىسىدۇر. تىۋىپ ۋە دوختۇرلار تىببىي بىلىم ئۈستىدىكى تەتقىقاتلىرىدىن مۇنداق بىر نەچچە خىل نەتىجىلەرنى قولغا كەلتۈرگەن بولۇپ، بۇنى تۆۋەندە بايان قىلىمىز.

1) بالا پاك ۋە مىكروپسىز بولغان سۈت ئىچىدۇ.
2) ئۇ سۈتنىڭ تەركىۋى سوغۇق ياكى ئىسسىقمۇ ئەمەستۇر.
3) ئانا سۈتى ھەرقانداق ۋاقىتتا تەييار تۇرىدۇ.
4) ئانا سۈتى ساقلانغان تەقدىردىمۇ بۇزۇلمايدۇ.
5) بالىنىڭ ئاشقازىنىغا مۇناسىپ بولۇپ، بالىدا ئۇنى ھەزىم قىلالماسلىق ئەھۋالى كۆرۈلمەيدۇ.
6) بالىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرالايدۇ.
7) بالىنىڭ بەدىنىنىڭ كېسەللىك مىكروپلىرىغا قارشى تۇرۇش كۈچىنى ئاشۇرىدۇ.
8) بالا سۈت ئەمگەن مەزگىلدە بالىمۇ، ئانىمۇ سەمرىپ كەتمەيدۇ.
9) ئانا بالا ئوتتۇرىسىدىكى سۆيگۈ رىشتىسىنى كۈچەيتىدۇ.

## ئۈچىنچى باپ. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالامنىڭ بالا تەربىيلەش ئۇسلۇبلىرى

### 1211-سوئال: باللارنى تەربىيلەشتە دىققەت قىلىدىغان ئىشلار

ئالالاھ ئىنسانىيەتنى، ئۆزىنىڭ يەرشارىنى گۈللەندۈرۈش ۋە ئىنسانلار جەمئىيىتىنى تەرەققى قىلدۇرۇشتىن ئىبارەت بولغان ئۇلۇغۋار ئىرادىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئىشىدا ئۆزىدىن خەلىپە (ئورۇن باسار) قىلىپ ياراتتى. دۇنيانىڭ گۈللىنىشى ۋە جەمئىيەتنىڭ تەرەققىياتى پەقەت ئىنسانلار بىلەن بولىدۇ. ئىنسانلار پۈتۈن كائىناتنىڭ خوجايىنى. شۇنداق ئەھمىيەتلىك ئىنسان نەسلىنىڭ ئەسىرلەر بويى داۋاملىشىپ كېلىشى پەقەت بىر ئەر، بىر ئايالدىن ئىبارەت ئىككى ئاساستىن قۇرۇلغان ئائىلىنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئەمەلگە ئېشىپ كەلمەكتە. ئائىلە ھەرقانداق ئىنساننىڭ ئىپتىدائى مەكتىپى بولۇپ، بۇ مەكتەپنىڭ مەسئۇل مۇئەللىملىرى ئاتا بىلەن ئانا ئىككىسىدۇر. ئىنساننىڭ جەمئىيەتكە ۋە خەلققە پايدىلىق بولۇپ يېتىلىپ چىقىشى، پەقەت ئۇنىڭ ئائىلىسىدىكى تۇنجى قېتىم ئالغان تەلىم - تەربىيىسىگە باغلىقتۇر. شۇڭا ئائىلە تەربىيىسى ئىنسان ھاياتىدا ئىنتايىن مۇھىم ئورۇن تۇتىدۇ.

باللارنى كىچىكىدىن ئىمان ئىسلام ئۆگىتىپ ۋە ياخشى - يامانىنى بىلدۈرۈپ، راست سۆزلەيدىغان ۋە توغرا ئىش قىلىدىغان قىلىپ تەربىيلەپ چىقىش ئاتا - ئانىلارنىڭ ئۈستىدىكى پەزىنەت ھەقلىرىنىڭ بىرىدۇر.

ئاتا - ئانىلار ئەڭ دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلاردىن بىرى شۇكى، باللار ئالدىدا ئەخلاق - پەزىلەتكە نوقسان يەتكۈزىدىغان ئەڭ ئاددى ئىشلارنىمۇ قىلىپ سالماسلىقى ۋە يالغان سۆز قىلماسلىقى لازىم. بىراۋ ئۆلارنىڭ بىرىنى ئىزدەپ كېلىپ، ئىشكىنى قاقسا، باللىرىغا: "مېنى ئۆيدە يوق دەڭلار "دەيدۇ. بۇنىڭدىن باشقا كۆپلىگەن يالغانلارنى ھېچبىر ئېھتىيات قىلماستىن سۆزلەيدۇ. يۇقىرىقى يامان ئىشلار ئاتا - ئانىلارغا نىسبەتەن ئاددى ۋە ھېچ ۋەقەسى يوقتەكلا كۆرۈنگەن بىلەن، باللارغا نىسبەتەن، ئۆلارنىڭ تەربىيىسىدە كۆپلىگەن سەلبىي تەسىرلەرنى كۆرسىتىدۇ. چۈنكى باللار ئاتا - ئانىلارنىڭ پۈتۈن سۆز- ھەرىكەتلىرىنى دورايدۇ. ئاتا - ئانىلارنىڭ ئۆزلىرى يالغان سۆزلەپ، ئۆزلىرى يامان ئىشلارنى قىلىپ تۇرۇپ باللىرىنى راست سۆزلەشكە ۋە ياخشى، توغرا ئىشلارنى قىلىشقا بۇيرۇغانلىقلىرى پايدىسىز ۋە ئۈنۈمسىز ئىشتۇر.

### 1212-سوئال: بالا ئۈچۈن ياخشى ئۈلگە كىم؟

كىچىك باللار ئىنتايىن سەزگۈر كېلىدۇ، ئۆلار پۈتۈن ئىشلارنى ئاتا - ئانىسىغا قاراپ ئۆگىنىشكە ئىنتىلىدۇ. ئاتا - ئانىسىنىڭ ئەخلاقى ۋە ئۆزگىچىلىكلىرى ئۆلارنىڭ تەبىئىتىگە سىڭىپ كىرىشكە باشلايدۇ. كىچىك باللار يۇمران كۆچەتكە ئوخشاش بولۇپ، ئۆلارنى كىچىك ۋاقتىدا خالىغان رەۋىشتە تەربىيلەپ چىققىلى بولىدۇ. مانا بۇ ۋاقىت، ئاتا - ئانىلارنىڭ باللىرىنى ئۆزلىرى خالىغان بويىچە يېتىشتۈرۈپ چىقىشى ئۈچۈن ناھايىتى ياخشى بىر پۇرسەتتۇر. باللىرىنى كىچىكىدىن ئۇبدان تەربىيلىمەي، ئۆلارنى خالىغانچە يامان ئەخلاقلارغا كۆندۈرۈپ قويۇپ، كېيىن ئۆلار چوڭ بولغاندا ئۆلارنىڭ سۆزلىرىگە كىرمىسە، ئۆلارنى قارغاپ قاخشىغان ئاتا - ئانىلار كەمچىلىكنى ئۆزلىرىدىن كۆرۈشى لازىم. چۈنكى ئۆلار باللىرىنى ئۆزلىرىنىڭ سۆزىگە كىرىدىغان قىلىپ تەربىيلەپ چىقىش ئىقتىدارىغا ۋە پۇرسەتكە ئىگە ئىدى. لېكىن ئۆلار ئۆز بۇرچىنى ئادا قىلالمىدى. بۇنداق ئىكەن، كەمچىلىك كىمدە؟ تەبىئىيكى، ئاتا - ئانىلارنىڭ ئۆزىدە! ئاتا - ئانىلار باللىرىنى راستچىللىققا، ياخشى ئىشلارنى قىلىشقا چاقىرىپ تۇرۇپ، ئۆلارنىڭ ئەمەلىيىتى ئۇنىڭ

ئەكسىچە بولسا، بۇنداق تەربىيەنىڭ ئۈنۈمى يوقتۇر. بالىلارنى ياخشى تەربىيىلەشتە ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئەمەلىيىتى ئۆزلىرىنىڭ سۆزلىرىگە ۋە ھەرىكەتلىرىگە مۇۋاپىق بولۇشى لازىم. بالىلارغا يوقىرىسى ئىماندىن باشلاپ، تۆۋىنى ئۆيگە كىرىشتە ئىشىكنى قېقىپ، ئىزنىن سوراپ كىرىشكە قەدەر بولغان پۈتۈن ئەخلاق ـ پەزىلەتلەرنى ئۆگىتىش ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۈنىڭدىن باش تارتىپ بولالمايدىغان مەسئۇلىيىتىدۇر.

ياخشى ئۈلگە بولۇش بالا قەلبىدە ناھايىتى زور تەسىرگە ئىگە. بالا كۆپ ھاللاردا ئاتاـ ئانىسىنى دورايدۇ. ھەتتا ئاتا ـ ئانا بالىغا ئەڭ كۈچلۈك تەسىرلەرنى قالدۇرالايدۇ. ئاتا ـ ئانىسى ئۇنى ياكى يەھۇدىيلاشتۇرىدۇ، ياكى خرىستىيانلاشتۇرىدۇ، ياكى بۇتپەرەس قىلىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتا ـ ئانىلارنى پەرزەنتلىرى بىلەن مۇئامىلە قىلغاندا، ئۆزلىرىنىڭ گۈزەل ئەخلاق پەزىلەتلىرى ئارقىلىق، ئۇلارغا ئۈلگە بولۇشقا رىغبەتلەندۇرگەن.

ئاتاـ ئانىلار ھەر قاچان ياخشى ئۈلگە بولۇش كېرەك. ئۆسمۈر بالىلار ھەمىشە چوڭلارنىڭ ئىش۔ ھەرىكەتلىرىگە دىققەت قىلىدۇ. ھەر بىر ئىش۔ ھەرىكەت، گەپ۔ سۆزلىرىنىڭ سەۋەبلىرىنى سۈرۈشتۇرىدۇ، ئاتاـ ئانىسى ئىشلاردا ياخشى ئۈلگە بولسا، ئۇلارنىڭ ئۆگىنىدىغانلىرىمۇ ياخشى بولىدۇ.

ئاتا ـ ئانا بارلىق ئىش ـ ئەمەللىرىدە ئاللاھنىڭ ئەمرى ۋە پەيغەمبىرىنىڭ سۈننىتىگە مۇۋاپىق يول تۇتۇشى كېرەك. چۈنكى ئۇلارنىڭ ئەۋلادلىرى ھەممە ۋاقىت دېگۈدەك ئۇلارنى كۆزىتىپ تۇرىدۇ، كۆپىنچە كىشىلەر ئۇلارنى ئاق قارىنى پەرق ئېتەلمەيدىغان كىچىك بالا دەپ قارايدۇ، ئەمما ئۇلار توغرا ۋە خاتا بولغان نەرسىلەرنى ئەستە قالدۇرۇشتا بىز ئويلىغاندىنمۇ تېزدۇر.

### 1213۔سوئال: تەربىيە قىلىشقا مۇۋاپىق ۋاقىت تاللاش

ئاتا ـ ئانا بالىلىرىغا گەپ ـ سۆز ئارقىلىق تەربىيە بەرمەكچى، ئۇلار بىلەن سۆھبەتلەشمەكچى بولغاندا چوقۇم بىر مۇۋاپىق ۋاقىتنى تاللىشى لازىم. چۈنكى مۇۋاپىق پۇرسەتتە قىلىنغان تەربىيە بالىغا بېسىم ۋە زېرىكىشلىك تۇيۇلمايدۇ. ئىنساننىڭ دىلى ئېچىلىپ ۋە ئېتىلىپ تۇرىدۇ، ئەگەر ئاتا ـ ئانىلار بالىلارنىڭ دىلى ئېچىلىپ قالغان ۋاقىتتا تەربىيە قىلالىسا، چوڭ بىر ئۇتۇق قازانغان بىلەن باراۋەردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارغا تەربىيە قىلىشقا مۇناسىپ بولغان زامان ۋە ماكان تاللاشتا بۇ ماكان ۋە زاماننىڭ بالىنىڭ شەخسىيىتىگە تەسىر قىلىش، ئېڭىغا تەسىر قىلىش، ئەخلاقىنى تۈزىتىش ۋە توغرا ئەخلاق بەرپا قىلىشتا كۆرسىتىدىغان تەسىرىگە بەكمۇ ئەھمىيەت بېرەتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە بۇ جەھەتتە مۇنداق ئۈچ زامان ۋە ماكاننى تاللاشنى ئۆز ئەمەلىيىتى بىلەن ئۆگەتكەن ئىدى.

1 ـ سەيلى ساياھەتتە، يول ئۈستىدە ۋە ئۇلاغ ئۈستىدە.

2 ـ تاماق ۋاقتى. بالا تاماق ۋاقتىدا ئەڭ كەپسىزلىشىدۇ، بەزى ۋاقىتلاردا ھەددىدىن ئېشىپ، ھەتتا ئەدەپ۔ ئەخلاقنى ئۇنتۇپ قالىدۇ، ناۋادا ئاتاـ ئانىسى بالىلىرىنىڭ بۇنداق بولۇمسىز ۋە ئەدەپسىزلىكلىرىنى تۈزىتىپ ماڭمىسا، كېيىن ئۇ بۇنداق ناچار ئەخلاقنى ۋۇجۇدىغا سىڭدۇرۇۋالىدۇ۔ دە، ئۇنى ئوڭشىماق بەكلا تەسكە توختايدۇ، تاماق ۋاقتىدا ئاتا ـ ئانا بالىلىرى بىلەن بىرگە ئولتۇرمىسا، بالىنى ئۆز مەيلىگە قويۇپ بەرگەن بولىدۇ. شۇنداقلا بالا ئۈچۈن تەربىيە قىلىشنىڭ بىر ياخشى پۇرسىتىنى قولدىن بېرىپ قويغان بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلار

بىلەن بىرگە تاماق يەيتتى ۋە ئۇلارغا تاماق ئۇستىدىكى ئەدەپ- ئەخلاقنى ناھايىتى سىلىق ۋە سەممىي بىر يول بىلەن چۈشەندۈرەتتى، بۇنىڭ بىلەن باللار قىلىشقا بولىدىغان ئەدەپسىز قىلىقلىرىدىن ۋاز كېچىپ، ئەدەپلىك بالا بولۇشقا بۇرىلاتتى.

ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تەربىيىسىدىكى بالا ئىدىم، تاماق يېگەندە قوللىرىم لېگەننىڭ مۇقىم بىر يېرىدە تۇرمايتتى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: ھەي بالا! "بىسمىللاھ" دەپ، ئوڭ قولۇڭ بىلەن ئۆزۈڭنىڭ ئالدىدىن يېگىن! - دېدى. ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە: مەن شۇندىن ئېتىبارەن تاماقنى ئەشۇ ئۇسۇلدا يەپ كەلدىم، - دەيدۇ. (بۇخارى: 5376)

ساھابىلار باللىرىنى توي - تۆكۈنگە، بولۇپمۇ، پەيغەمبەر ئە لەيھىسسالام ھازىر بولغان سورۇنلارغا ئېلىپ بارىدىغان بولۇپ، ئۇلار بۇ ئارقىلىق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن باللىرىغا مەنپەئەتلىك بىلىم، ئەدەپ- ئەخلاق ۋە باشقا ئېسىل خۇلقلارنى ئۆگىتىشنى مەقسەت قىلغان.

3 - بالىنىڭ كېسەل ۋاقتى. كېسەللىك چوڭ ئادەمنىڭ قېتىپ قالغان دىلىنى يۇمشىتىدۇ، ئۇنداقتا ئەسلىدىلا دىلى يۇمشاق، ھەر نەرسىنى قوبۇل قىلىشقا تەييار تۇرىدىغان باللارنىڭ دىلى قانداق بولماقچى؟ بالا كېسەل بولۇپ قالغاندا ئۇنىڭ ئەخلاقىنى، خاتالىقلىرىنى تۈزىتىدىغان ھەتتا ئەقىدىسىنى توغرىلىقا باشلايدىغان بىر ياخشى مۇھىت شەكىللىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كېسەل بولۇپ قالغان يەھۇدىي بالىنى يوقلىشى ۋە ئۇنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىشى بۇنىڭ دالالىتىدۇر، ئۇ يەھۇدىي بالا ھەتتا ئىمان ئېيتقان ھالدا بۇ دۇنيا بىلەن خوشلاشقان.

بىز يۇقىرىدا باللارغا تەربىيە ئېلىپ بېرىشتا سەيلى قىلىش يولىدا، تاماق ۋاقتىدا ۋە ئۇلار ئاغرىپ قالغاند ا، ئېلىپ بېرىشنىڭ ئەڭ ئۈنۈملۈك يولى ئىكەنلىكىنى بىلدۇق. ناۋادا ئاتا - ئانىلار بۇ ۋاقىتلاردىنمۇ ياخشى پۇرسەتلەرنى بىلسە ياكى ئۇچراتسا تەربىيە قىلىشى كېرەك.

**1214-سۇئال: باللار ئارىسىدا ئادىل بولۇش**

بۇ، ئاتا- ئانىدىن تەلەپ قىلىنغان ئۈچىنچى ئاساس بولۇپ، ئاتا- ئانىلار باللارغا بولغان تەربىيەسىنىڭ ئۈنۈملۈك بولۇشى ئۈچۈن بۇ ئاساسقىمۇ ئەمەل قىلىشى كېرەك. باللار ئارىسىدا ئادىل بولۇش باللارنىڭ دىلىنى ياخشىلىققا مايىل قىلىش ۋە تەربىيەنىڭ ئۇلارنىڭ دىلىدا يىلتىز تارتىشى ئۈچۈن ناھايىتى مۇھىم رول ئوينايدۇ. شۇنى بىلىشىمىز كېرەككى، باللار ئاتا- ئانىسىنىڭ قېرىنداشلىرىدىن بىرىنى ئۆزىدىن ئەلا بىلگەنلىكىنى، ئارتۇقچە ئامراقلىق قىلغانلىقىنى بىلىپلا قالسا، ئۇ بالىنىڭ قەلبىدە شۇنچىلىك دەرىجىدە يامان تەسىر پەيد ا قىلىدۇكى (ئاللاھ ساقلىسۇن )، بۇ يامان تەسىر بالىنىڭ ۋۇجۇدىدا ئاتا - ئانىنى قانداق قىلىشنى بىلەلمەس قىلىپ قويىدىغان، ھەم ئوڭشاشقا ئامالسىز قالىدىغان يامان خۇلقلارنى پەيدا قىلىدۇ.

كىچىك باللار ئارىسىدا دائىم ئۇرۇش - جېدەل ۋە دە- تالاش بولۇپ تۇرىدۇ، بۇلارنىڭ ئارىسىنى ئايرىش بولسىمۇ ئوخشاشلا باراۋەر بولۇشنى تەلەپ قىلىدىغان ئىشتۇر، شۇنداقلا ناھايىتى ئېھتىياتچانلىق بىلەن ھەق ۋە ناھەقنى ئايرىشنى تەلەپ قىلىدىغان ئىشتۇر.

**1215-سۇئال: باللارنىڭ ھەقلىرىنى قوبۇل قىلىش ۋە ئۇنى بېرىشنىڭ ئەھمىيىتى**

بالىنىڭ ھەققىنى بېرىش ھەم ئۇنىڭدىن قوبۇل قىلىش ئۇنى ھاياتقا توغرا قارايدىغان، ھاياتنىڭ ئېلىش - بېرىشتىن ئىبارەت قانۇنىيەتكە ئىگە ئىكەنلىكىنى بىلىدىغان قىلىدۇ. بۇ يەنە ئۆز نۆۋىتىدە بالىنىڭ ھەققە رىئايە قىلىشنى ئۆگىنىشىدىكى بىر مەشىق جەريانىدۇر. بالا بۇ جەرياندا

ئۈزىنىڭ ھەققىنى تونۇش بىلەن باشقىلارنىڭ ھەققىنىمۇ، ھەقنىڭ قەدىر قىممىتىنى تونۇشنى ۋە ھەققىنى تەلەپ قىلىشنى ئۆگىنىدۇ. مانا بۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىر كىچىك بالا ئارىسىدىكى بىر ۋەقەلىك بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ بالىغا تەۋە بولغان نەرسىنى باشقىلارغا ئۆتۈنۈپ بېرىدىغان ياكى بەرمەيدىغانلىقىنى سورىغاندا، ئۇ بالىنىڭ بەرمەيمەن دەپ تۇرۇۋالغانلىقى، ئاندىن ئۇنىڭ ئۆز ھەققى بولغان سۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن ئىلىپ ئىچكەنلىكىنىڭ مىسالىدۇر.

سەھل ئىبنى سەئد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئىچىملىك كەلتۈرۈلدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئوڭ تەرىپىدە بىر بالا، سول تەرىپىدە پېشىۋالار بار ئىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئىچىپ بولۇپ، ئوڭ يېنىدىكى بالىدىن: (سەندىن بۇرۇن) ماۋۇلارغا بېرىشكە رۇخسەت قىلامسەن ؟ - دېدى. ئۇ بالا: ئى رەسۇلۇللاھ! اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، سەندىن كېيىن كەلگەن بۇ نۆۋەتمنى ھېچكىمگە بەرمەيمەن، - دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قاچىنى ئۇ بالىنىڭ قولىغا تۇتقۇزدى. (بۇخارى: 5620)

دۇنيادا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك ھۆرمەتلىك، ئەزىز ۋە ئەگەشكۈچىلىرى كۆپ بولغان يەنە بىر ئىنسان بارمۇ؟ يوق، ھەرگىز يوق، ئۇ كىچىكلەرنىڭ تەلىپىنى ئورۇندىدى، ئۇلارنىڭ تېگىشلىك ھەقلىرىنى ئۆزلىرىگە بەردى، ئۇلارغا خۇددى چوڭلارغا مۇئامىلە قىلغاندەك مۇئامىلە قىلدى، ھەم باشقىلارغىمۇ شۇنداق قىلىشنى ئۆگەتتى.

## 1216-سۇئال: بالىلارغا ياخشى دۇئا قىلىش

دۇئا قىلىش، بولۇپمۇ، ئاتا - ئانىلارنىڭ بالىلىرى ئۈچۈن دۇئا قىلىشى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن ئىبادەت ئورنىدىكى مۇھىم دىنىي ئەمەللەردىن بىرىدۇر. ھەر بىر كىشى دۇئا قىلغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكەن دۇئا قىلىش ۋاقىتلىرىغا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىش كېرەك. چۈنكى ئاتا- ئانىسىنىڭ بالىسىغا قىلغان دۇئاسى ئىجابەت بولىدىغان دۇئالىرىنىڭ ئالدىنقى قاتارىدىندۇر. دۇئا بىلەن مېھرىبانلىق ئۆلگىيدۇ، ئاتا- ئانىنىڭ قەلبىدە بالىغا بولغان كۆيۈمچانلىق ۋە مېھرىبانلىق تۇيغۇسى ئورنايدۇ. ئاتا- ئانا بالىلىرىنىڭ ئىسلاھ قىلىنىشى، كەلگۈسىنىڭ پارلاق بولۇشى ئۈچۈن دۇئا قىلىدۇ. كىتابلار ۋە مەزكۇر كىتابنىڭ باشلىرىدا زىكىر قىلىنغىنىدەك دۇئا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننەتلىرىدىندۇر.

## 1217-سۇئال: بالىلارغا بەددۇئا قىلىشتىن ساقلىنىش

ئاتا-ئانىسىنىڭ دۇئاسى ئىجابەت بولىدىغانلىقى ئۈچۈن بالىسىغا بەتدۇئا قىلىشتىن ئىبارەت بۇ خەتەرلىك ئىشتىن ساقلىنىش كېرەك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتا - ئانىلارنى بەت دۇئا قىلىشتىن توسقان، چۈنكى بالىسى ئۈچۈن بەتدۇئا قىلىش ئىسلام ئەخلاقىغا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەربىيىلەش نەزىرىيەسىگە زىتتۇر. ئۇ، ئىنسانلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىشتىن ئىبارەت پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولىدىن چەتنىگەنلىك ھېسابلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەتتا ئۆزلىرىگە قاتتىق ئازار بەرگەن تائىپ مۇشرىكلىرىگىمۇ بەتدۇئا قىلمىغان، ئەكسىچە «ئى ئاللاھ بۇلارنىڭ ئەۋلادلىرىدىن ئاللاھقا ئىبادەت قىلىدىغان كىشىلەرنىڭ چىقىشىنى ئۈمىد قىلىمەن » دەپ دۇئا قىلغان. ئاللاھ ئۇنىڭ ئۈمىدىنى ئەمەلگە ئاشۇردى.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى

ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇنداق ئۈچ كىشىنىڭ دۇئاسى شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ: مەزلۇمنىڭ دۇئاسى، مۇساپىرنىڭ دۇئاسى، دادىنىڭ بالىغا قىلغان بەددۇئاسى. (تىرمىزى: 1905)

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئۆزەڭلارنى، بالىلىرىڭلارنى، خىزمەتكارىڭلارنى، مال دۇنيالىرىڭلارنى قارغىماڭلار. چۈنكى ئۇ قارغىشلار الله تەرىپىدىن دۇئا قوبۇل بولىدىغان ۋاقىتقا توغرا كېلىپ قالسا، ئىجابەت بولۇپ قالىدۇ. (ئەبۇ داۋۇت: 1532)

ئاتا- ئانىنى قاخشىتىش بولسا، كاپىرلىق دەرىجىسىدىن خېلى تۆۋەن گۇناھتۇر. شۇنداقتىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق ناچار ئەخلاقنى دۇئا قىلىش بىلەن بىر تەرەپ قىلغان. بۇنىڭدىن بىز ئاتا- ئانىنىڭ دۇئاسى مەيلى ئۇلار سەپەردە ياكى باشقا يەردە بولسۇن، پەرزەنتلىرى ئۈچۈن خالىس دۇئا قىلسىلا ۋە دۇئا قىلىشنى ئۈزۈپ قويمىسىلا، ئاتا- ئانىنى قاخشىتىدىغان قىلمىشنى تاشلىشى مۇمكىن.

ئىمام مالىكنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سەپەرگە ئاتلىنىپ پۈتنى ئۆزەڭگىگە قويغاندا: ئى الله! سەپەردە سەن ھەمراھىمىزسەن، بالا چاقىلىرىمىزنى مۇھاپىزەت قىلغۇچىسەن. ئى الله! يولىمىزنى قىسقارتىپ، سەپىرىمىزنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرگىن، ئى الله! ساڭا سېغىنىپ سەپەرنىڭ جاپا مۇشەققەتلىرىدىن، چۈشكۈنلۈكتىن، پۇل مال ۋە خوتۇن بالىلارنىڭ يامان ئاقىۋەتكە قېلىشىدىن پاناھ تىلەيمەن دەپ دۇئا قىلاتتى. (ئىمام مالىك رىۋايەت قىلغان)

## 1218-سۇئال: بالىلارنى ئەپۇ قىلىش

بالىلارنىڭ تەنتەكلىكىنى ۋە قوپال مۇئامىلىلىرىنى ئەپۇ قىلىپ، ئۇلارنىڭ ياخشىلىنىشى ئۈچۈن تىرىشچانلىق كۆرسىتىش ئاتا - ئانىلارغا خاس ئالىيجانابلىق ۋە كەڭ قورساقلىقتۇر.

## 1219-سۇئال: بالىلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىش

بالىلارنىڭ ئاتىلارغا ئىتائەت قىلىشى ۋە سۆزىگە كىرىشى ئۈچۈن، ئاتا - ئانىلارنىڭ ئۇلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشى، مېھرى - مۇھەببىتىنى ۋە شەپقىتىنى بېغىشلىشى، ئەڭ مۇھىمى ئۇلارنى ياخشى تەربىيىلىشى كېرەك. بالىلارغا ئۇلارنىڭ دوستلىرىنىڭ ئالدىدا ئاچچىقلىماسلىق، ئۇلارغا كەمچىلىكلىرىنى تونۇتۇشتا، مۇناسىپ ئورۇندا بىرگە يالغۇز ئولتۇرۇپ، ئاۋۋال ئۇلارنىڭ ئارتۇقچىلىقلىرىنى سۆزلەپ، ئاندىن كەمچىلىكلىرىنى سىلىق، مەنتىقلىق ئۇسۇلدا ئېيتىپ بېرىپ، ئاندىن توغرا نەسىھەت قىلىش، تەربىيە كۆرگەن ئاتا - ئانىلارغا خاس ئالىيجانابلىقتۇر.

## 1220-سۇئال: بالىلارغا ئويۇنچۇق ئېلىپ بېرىش

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا ئويۇنچۇق ئوينىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنى توسىمىغانلىقى بالىلارنىڭ ئويۇنچۇق ئويناشقا موھتاجلىقىنىڭ ۋە ئۇلارنىڭ ئاشۇنداق كىچىك شەيئىلەر بىلەن ھەپىلىشىشىنىڭ دۇرۇسلىقىنىڭ ئىپادىلىنىشىدۇر. بۇنىڭدىن باشقا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەبۇئۇمەيرەنىڭ ئويناپ تۇرىۋاتقان بىر قۇشنى كۆرگەندىمۇ ئۇنىڭغا (ئېتىراز بىلدۈرمىگەنلىكى ) كىچىك بالىنىڭ ئويناپ كۆڭلىنى خۇش قىلىدىغان بىر ئويۇنچۇقنىڭ قولدا بولۇشىغا ئېھتىياجى بارلىقىنىڭ يەنە بىر دەلىلىدۇر.

بالىلارغا ئويۇنچۇق ئېلىپ بېرىش ئاتا- ئانىلارنىڭ ئىشىدۇر، ئۇلار بالىلىرىغا ئويۇنچۇق ئېلىپ بەرگەندە، ئۇلارنىڭ ياش - قۇرامىغا، كۈچ - قۇدرىتىگە مۇناسىپ ئويۇنچاقلارنى ئېلىپ

بېرىشى، ئويۇنچۇقلارنى ئۇلارنىڭ قولى يېتىدىغان يەرلەرگە قويۇپ قويۇشى لازىم. ئويۇنچۇقلارنىڭ بالىلارنىڭ جىسمانىي جەھەتتىن ئۆسۈپ يېتىلىشىگە، ئەقلىي جەھەتتىن توغرا يۇنىلىشتە تەرەققىي قىلىشىغا پايدىلىق بولغانلىرىنى ئېلىپ بېرىش لازىم. ئويۇنچۇقنىڭ كىچىك بالىلارغا پايدىلىق بولۇشى ئۈچۈن ئاتا ـ ئانىلار تۆۋەندىكى نۇقتىلارغا دىققەت قىلىشى كېرەك. ئېلىنغان ئويۇنچۇق بالىنىڭ ۋۇجۇدى ۋە بىخەتەرلىكىگە پايدىلىق ياكى ئەمەسلىكىگە قاراش لازىم. بۇزۇپ قۇراشتۇرغىلى بولۇش بولماسلىقىغا قاراش. بالىلارنىڭ ئېڭىلىق يارىتىش ۋە تەۋەككۇل قىلىش ئىقتىدارىنى يېتىلدۈرۈشكە پايدىلىق ياكى ئەمەسلىكىگە قاراش. چوڭلارنىڭ ئەخلاقىنى ۋە ئۇلارنىڭ پىكىر يۈرگۈزۈش يوللىرىنى دوراشقا پايدىلىق ياكى پايدىسىزلىكىگە قاراش. ناۋادا ئويۇنچۇقلار يۇقىرىدىكى تەلەپلەرگە ئۇيغۇن بولسا، ئۇنى ئېلىش توغرا بولغان بولىدۇ.

### 1221 ـ سوئال: بالىلارنىڭ ياخشى ۋە تەقۋا بولۇپ يېتىلىشىگە ياردەم قىلىش ۋە ئۇنىڭ سەۋەبلىرىنى تەييارلاش

ئاتا ـ ئانىلار بالىلارنىڭ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش ۋە ئاللاھنىڭ بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنۇشلىرىدا ئۇلارغا قولايلىق پۇرسەتلەرنى يارىتىپ بېرىش ۋە سەۋەبلىرىنى هازىرلاپ بېرىش لازىم. بۇنداق قىلىش بالىلارغا ياردەم بەرگەنلىك بولۇپلا قالماي، بەلكى ئۇلارنىڭ ئاتا ـ ئانىنىڭ سۆزىنى ئاڭلاش ئاكتىپلىقىنىمۇ قوزغايدۇ. بۇنداق ياخشى پۇرسەت بالىلارنىڭ ياخشىلىق يولىدا مېڭىشىنى ئاسانلاشتۇرىدۇ، بۇ ئاتا ـ ئانىنىڭ بالا ئۈچۈن قىلىدىغان ئەڭ ياخشى ھەدىيەسىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ ئاتا ـ ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىشنى ئۆگىنىشىگە قاتتىق ئەھمىيەت بەرگەن ۋە ئاللاھ تائالادىن بۇ ھەقتە رەھمەت ۋە رازىلىق ئاتا قىلىشنى تىلىگەن. دېمەك، ئاتا ـ ئانىنىڭ ئۈستىدە بالىسىنىڭ ياخشىلىق قىلىشنى ئۆگىنىشىدە چوڭ مەسئۇلىيەت باردۇر. ئاتا ـ ئانا بالىسىدىن ئاسىيلىق قىلىشنى چىقىرىۋېتىش ئىمكانىيىتىگە ئىگە. بۇ ھېكمەت بىلەن ھەرىكەت قىلىش ئۇزۇن زامان ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق ئاندىن ھەقىقەتلىشىدۇ.

### 1222 ـ سوئال: كۆپ ئاچچىقلاش ۋە كايىشتىن يىراق بولۇش

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ ئىشلىرىغا ۋە بەزى بولۇمسىز قىلىقلىرىغا كۆپ كايىمايتتى ياكى ئۇلارغا كۆپ تەنە قىلمايتتى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىنى ئون يىل ئىزچىل قىلغان بولۇپ، ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىگە قىلغان تەربىيەسى ھەققىدە توختالغاندا مۇنداق دەيدۇ:

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ خىزمىتىنى ئون يىل قىلدىم. ئۇ ماڭا بىر قېتىممۇ ۋايساپ باقمىدى. ياكى قىلغان ئىشىمغا: نېمىشقا بۇنداق قىلدىڭ؟ ۋەياكى: مۇنداق قىلساڭ بولماسمىدى؟ دەپ باقمىدى. (مۇسلىم: 2309)

بۇ ئىشلار ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۈچۈن ئېيتقاندا جانلىق ئۆتۈلگەن بىر ھايات دەرسى قاتارىدا ئۇنىڭ زېھنىدە ساقلىنىپ قالدى ۋە ئۇنىڭ تەپەككۇر ۋە مۇلاھىزىلىرى ئۈچۈن ئوزۇق بولۇش رولىغا ئىگە بولدى. ئاتا ـ ئانا بالىسىنى ئەيىپلىسە، ھەقىقەتەن ئۆزىنى ئەيىپلىگەن بولىدۇ، چۈنكى ئۇ بالا ئۆزىنىڭ ۋۇجۇدىنىڭ بىر پارچىسىدۇر، شۇڭا ئۇنى ئەيىپلەشنىڭ ئورنىغا ئۇنىڭغا تەربىيە قىلىشقا ئالدىراش كېرەك

**1223-سۇئال: بالىنىڭ ئەقلىنى يېتىلدۈرۈشتە پايدىلىق پىكرى ئۇسۇللار**

1.بالىغا قىسسىلەرنى رىۋايەت قىلىش ۋە كىتابلاردىن ئوقۇپ بېرىش. قىسسە ۋە ھېكايىلەر بالىلارنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارىنى تەرەققىي قىلدۇرۇش، دىققىتىنى قوزغاشتا ناھايىتى چوڭ رول ئوينايدۇ، بالىنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارىغا تەسىر قىلىش تەربىيە ئۇسۇلىدىكى ئاساسلىق ئورۇنغا قويۇلىدىغان ئۇسۇللاردىن بىرىدۇر. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلارغا ھېكايە قىلىپ بەرگەن قىسسىلىرى ئىچىدە چوڭلار ۋە كىچىكلەرگە ئورتاق مەنپەئەت قىلىدىغان قىسسىلەرنىڭ ناھايىتمۇ كۆپ ئىكەنلىكىنى بىلىمىز. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قۇرئاندىكى قىسسە بايان قىلىش ئۇسلۇبىغا ماسلاشقان ھالدا ھازىرقىلار ۋە كەلگۈسى ئەۋلادلار ئۈچۈن ئىبرەتلىك دەرس بولىدىغان نۇرغۇن قىسسىلەرنى سۆزلەپ بەرگەن بولۇپ، ئۇنى ئۇنىڭ ساھابىلىرىدىن چوڭ كىچىك ھەممىسى دىققەت بىلەن ئاڭلايتتى. شۇنى بىلىشىمىز كېرەككى، قۇرئاندا بايان قىلىنغان قىسسىلەرنىڭ ھەقىقىي ۋەقەلىك ئىكەنلىكىدە شەك بولمىغىنىدەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بايان قىلىنغان قىسسىلەرمۇ تارىختا بولۇپ ئۆتكەن ھەقىقىي ۋەقەلىكلەردۇر. بۇ قىسسىلەر توقۇلما ھېكايىلەر ئەمەستۇر. قىسسە سۆزلەپ بەرگەندە، بالىنىڭ تارىخقا بولغان چۈشەنچىسى ئاشىدۇ، روھىي چۈشەنچىسى ۋە ئىنتىلىشى كۈچلۈك بولىدۇ، ئۇ قىسسىلەر بالىلارنىڭ ئېڭىدا ئەڭ قىممەتلىك بولغان ئىسلام روھى ۋە ئەخلاق چۈشەنچىسىنى تۇرغۇزىدۇ.

ھەقىقەتەن ئۆلىمالارنىڭ ۋە سالىھلارنىڭ ھاياتى قەلبلەرگە پەزىلەت بىخلىرىنى سۆردۈرىدىغان، ئىپسىل غايىلىرىمىز يولىدىكى جاپا مۇشەققەتلەرگە سەۋر قىلىشقا ياردەمچى بولىدىغان، ئۆزىنى پىدا قىلىش، ئىرادىلىك بولۇش روھىغا ئۈندەيدىغان ۋە ئىپسىل دەرىجىلەرگە يېتىشكە سەۋەبچى بولىدىغان ئەڭ ئىپسىل ۋەسىلىلەردىندۇر. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «كۆڭلۈڭنى خاتىرجەم قىلىش ئۈچۈن، ساڭا پەيغەمبەرلەرنىڭ قىسسىلىرىنى بايان قىلىپ بېرىمىز، بۇ قىسسىلەر ھەقىقەتنى، مۆئمىنلەر ئۈچۈن ۋەز- نەسىھەت، ئىبرەتلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.» (سۈرە ھۇد 120 ئايەت)

ئىمام ئەبۇ ھەنىپە: «ئۆتكەنكى ئۆلىمالارنىڭ ياخشى ئىش - ئىزلىرىنى بەزى فىقھى مەسىلىلىرىدىن پايدىلىقراق دەپ قارايمەن. چۈنكى ئۇنىڭدا بىر مىللەتنىڭ ئەدەپ ئەخلاقى گەۋدىلەنگەن» دەپ، بۇنىڭغا ئاللاھ تائالانىڭ : « ئۇلارنىڭ قىسسىسىدىن ئەقىل ئىگىلىرى ئەلۋەتتە ئىبرەت ئالىدۇ » دېگەن ئايىتىنى دەلىل كەلتۈرگەن.( سۈرە يۇسۇپ 11- ئايەت)

2.بالىلار بىلەن يۈز تۇرانە سۆھبەت ئۆتكۈزۈش. بالىلار بىلەن يۈز تۇرانە سۆزلىشىش ئۇلارنىڭ مەسىلىلەرنى ئوچۇق چۈشىنىشى، زېھىندە قېلىشى، پىكىرلەرنى، چۈشەنچىلەرنى مېڭىسىدە رەتلىك ساقلىيالىشى ۋە ئۇنى ئېڭىدا ياخشى قوبۇل قىلالىشى، ئاڭلاپ چۈشىنىش ئىقتىدارىنى يېتىلدۈرۈشى ئۈچۈن ناھايىتى پايدىلىقتۇر. بۇندىن باشقا، يەنە بالىلار بىلەن بولغان مۇناسىۋەتلىرىمىزنىڭ تېخىمۇ يېقىن بولۇشىغا پايدىلىق بولىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە بالىلار بىلەن بولغان مۇئامىلىدە ئوچۇق يورۇق بولۇشىمىزنى، ئۇلار بىلەن يۈز تۇرانە سۆزلىشىشىمىزنى ئۆگەتتى.

تىرمىزىنىڭ ئىبنى ئابباستىن قىلغان رىۋايىتىدە، بىر كۈنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلىغىغا مىنگەشتۇرۇۋالغان ئىبنى ئابباسقا، ئى ئوغۇلچىقىم! مەن ساڭا بىر قانچە سۆز ئۆگىتىپ قوياي دېگەنلىكى بۇنىڭ ئوچۇق دەلىلىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ياش ئۆسمۈرلەرگە سۆز

قىلغاند ا، سۆزىنى ئۇلار ئاڭقىرالمىغىدەك دەرىجىدە قىسقا ياكى ئۇلار ئاڭلاپ زېرىكىپ قالغىدەك ئۇزۇن قىلماي، تۇزلا قىلىپ ئۇلارنىڭ بىلىۋېلىشىغا پايدىلىق بولغان كەلىمىلەرنى ئۆگىتىپ قويىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلىرىغا دېگەن سۆزلىرىنىڭ سۆزلۈكلىرى ئاددىي، چۈشىنىشلىك، ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان مەنىسى چوڭقۇر بولۇپ، بالىلارنىڭ ئەقىل ئىقتىدارىغا ناھايىتى يېقىندۇر. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دېگەن سۆزلىرى ئۈستىدە ياخشىراق ئويلىنىپ باقىدىغان بولساق، بۇ سۆزلەرنىڭ بالىلارنىڭ ھازىرقى بالىلىق دەۋرى بىلەن بىرگە ئۇنىڭ كەلگۈسىدىمۇ ياخشى بولۇشى ئەقىدە ۋە پىكىرىي جەھەتتىن تەربىيىلەشكە ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى بىلەلەيمىز.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇنداق يۇزمۇ يۇز سۆز قىلىش ئۇسۇلى، دىلدىكى ھەسەتخورلۇق، ئىچى يامانلىق، كۆرەلمەسلىك ۋە ئادەۋەتكە ئوخشاش يامان ئىللەتلەردىن يىراق بولۇشقا نەسىھەت ئۇسلۇبى بويىچە كۆرسەتمە بېرىدۇ.

3.بالىنىڭ ئەقلىگە مۇۋاپىق سۆز قىلىش. ھەر قانداق مەخلۇقاتلارنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىش جەريانىدا بۆسۈپ چىقىشقا توسالغۇ بولىدىغان بىر توساق بولغىنىدەك، ھەر قانداق بىر بالىنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىش باسقۇچىدا شۇنداق بىر بۆسۈش نۇقتىسى بولىدۇ. بۇ بالىنىڭ ئەقىل- ئىدراكىنىڭ تەرەققىي قىلىش باسقۇچىدىكى بالىنىڭ خاھىشىدا ئاشكارىلىنىدۇ. ئاتا ـ ئانا ۋە تەربىيە قىلغۇچىلارنىڭ بالىنىڭ بۇ باسقۇچتىكى روھىي ۋە زېھنىي قۇۋۋىتىگە ياخشى دىققەت قىلىشى، ئۇلارغا ماس بولغان ئۇسۇل ۋە مۇئامىلىلەردە بولۇشى بالىنىڭ ئەقلىي ۋە خۇلقىنىڭ توغرا يۆنىلىشتە تەرەققىي قىلىشىغا پايدىسى بولىدۇ. چۈنكى ئاتا- ئانا ياكى تەربىيىچىلىرىنىڭ توغرا ئۇسۇلدىكى ياردىمى ئۇلارنىڭ ھەر بىر سۆز ۋە ھەرىكىتىدە ئۈلگە بولىدۇ. ئۇلار ئۇنىڭدىن ئۆگىنىدۇ ۋە ئۆرنەك ئالىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كۈندىلىك تۇرمۇشىدىكى مىساللارنى ئېلىپ ئېيتساقمۇ، نۇرغۇنلىغان ھېكمەتلەرنى بىلۋالالايمىز. مەسىلەن، ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭ ئۆيىدە خىزمىتىنى قىلىپ يۈرگەندە، بىرەر ئىشنى خاتا قىلىپ سالسا ياكى ئۇنتۇپ قېلىپ قىلمىسا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئائىلىسىدىكىلەر ئۇنى ئەيىپلىسە ياكى جازالىماقچى بولسا، كىچىك بالىنىڭ ئىقتىدارىنى ياخشى بىلىدىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قويۇڭلار! ئەگەر ئۇ قىلالىغان بولسىلا، ئەلۋەتتە قىلغان بولاتتى، دەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ سۆزى ۋە ئەمەلىيىتى شۇنى كۆرسىتىدۇكى، بالىلارنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارى ۋە كۈچ قۇۋۋىتى چەكلىك بولغاچقا، ئۇلاردىن چامى يەتمەيدىغان ئىشلارنى تەلەپ قىلىش توغرا ئەمەستۇر. ئاد ەتتە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىچىك بالىلار بىلەن ئوينىشاتتى. ئۇلار بىلەن ئويناشقاندا قارشى تەرەپنىڭ يېشى، ئەقلىي ۋە جىسمانىي قۇۋۋىتىگە مۇناسىپ ئويۇنلارنى ئوينايتتى. ھەم ئۇلارغا مۇناسىپ سۆزلەرنى قىلاتتى. ئەگەر بالىلارغا بولغان مۇئامىلىدە يۇقىرىقى قانۇنىيەتنىڭ ئەكسىچە يول تۇتقاندا، ئۇنىڭ ئاقىۋىتىنىڭ پەقەتلا بالىنى ئۆزىگە ماس بولمىغان نەرسىگە مەجبۇر قىلغانلىق بولىدىغانلىقىنى، ئۇلارنىڭ بۇنىڭغا قارىتا بىلدۈرىدىغان ئىنكاسىنىڭ جېدەللىشىش، قارشىلىق قىلىش، ئۇنىڭدىن بىزار بولۇشتىنلا ئىبارەت بولىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. ئۆزىمىزنى مىسالغا ئالساقمۇ، ناۋادا بىرى بىزگە بىز چۈشەنمەيدىغان بىر تىلدا سۆزلىسە، بىرەر نەرسىلەرنى ئىپادىلىمەكچى بولسا، بىز ئۇنىڭغا ھېچقانداق ئىنكاس بىلدۈرمىسەك، ئۇ ئادەم ئاچچىقلاپ بىزنى ئۇرۇپ كەتسە ياكى دۈشكەللەپ كەتسە، بىزگە نىسبەتەن بۇ ئادىللىقمۇ؟ ھەرگىز ئادىللىق ئەمەس. دېمەك، ئۆسمۈرلەرمۇ شۇنىڭغا

ئوخشاشتۇر.

4.باللار بىلەن مۇلايىملىق بىلەن سۆزلىشىش. باللار بىلەن مۇلايىملىق بىلەن سۆزلىشىش باللارنىڭ ئەقىل ئىقتىدارىنى تەرەققىي قىلدۇرۇشقا، چۈشىنىش دائىرىسىنى كېڭەيتىشكە، شەيئىلەرنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى بىلىپ يېتىشكە پايدىلىقتۇر. ئۇلار بىلەن مۇلايىملىق بىلەن سۆزلەشكەندە، يەنە ھادىسىلەرنىڭ سەۋەبلىرىنى، ھاياتلىقنىڭ قانۇنىيەتلىرىنى بىلدۈرۈشكە ئاسان بولىدۇ. باللارنى مەسىلىلەر ئۈستىدە مۇنازىرە يۈرگۈزىدىغان، سۆھبەتلىشىشكە ھېرىسمەن بولىدىغان قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، ئاتا- ئانىلارنىڭ باللارغا قارىتا تېخىمۇ كەڭ دائىرىدە تەربىيىلەشكە شارائىت ھازىرلىنىدۇ. چۈنكى باللاردا ئۇلارنىڭ تەربىيىلىنىشىگە پايدىلىق بولغان يۇقىرىقىدەك شارائىتلار ھازىرلانغاندا، ئۇلارنىڭ تەبىئىتىدە ئۆز ھەقلىرىنى قوغدىيالىغۇدەك، بىلمىگەن نەرسىلىرىنى دادىل سورىيالىغۇدەك جۈرئەت پەيدا بولىدۇ، ئۇلارنىڭ تىلى راۋانلىشىپ، تەپەككۇرى ئۆتكۈرلىشىدۇ. ھەتتا چوڭلارنىڭ پىكىرلىرىگە ئىشتىراك قىلغۇدەك، ئۇلارنىڭ پىكىرلىرىگە ئۆز پىكىرلىرىنى قاتناشتۇرالىغۇدەك ۋە پىكىرلىرى چوڭلار تەرىپىدىن نەزەرگە، ئېتىبارغا ئېلىنغۇدەك بولىدۇ. چۈنكى ئۇ ئائىلىدىكى تەربىيىلىنىش جەريانىدا چوڭلار بىلەن دادىل، روھلۇق، ئەدەپلىك سۆزلىشىش تەجرىبىسىگە ئىگە بولغاچقا، باشقا جايلاردىمۇ شۇ ئارتۇقچىلىقنى جارى قىلدۇرالايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ساھابىلارنىڭ سوئالىغا جاۋاب بىرەلمىگەن بالا بىلەن مۇلايىم يۇسۇندا سۆزلىشىپ، ئۇ بالىدىن ئىشەنچلىك جاۋابقا ئېرىشىشىمۇ بىزگە بىر ياخشى ئۈلگىدۇر. شۇنداقلا، يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىنىڭ زىنا قىلىشقا رۇخسەت قىلىشىنى تەلەپ قىلىپ كەلگەن ياشنى ئەيىپلىمەستىن، ئۇنىڭغا قاتتىق - يىرىك گەپ قىلماستىن، زىنانى ئائىلىسىدىكى ھەر قانداق بىر ئايال كىشىگە راۋا كۆرىدىغان- كۆرمەيدىغانلىقىنى مىسال قىلىپ سوراش ئارقىلىق، ئۇ ياشنى ئۆمۈر بويى ھەتتا نامەھرەملەرگە قارىمايدىغان بولۇپ يېتىشىپ چىقىشىغا سەۋەبچى بولۇشى، ئۇنىڭ تەربىيىلەش بابىدا قانچىلىك دەرىجىدىكى مۇلايىم ۋە سەۋرچان بىر ئۇستاز ئىكەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر.

5.بالىنىڭ سەزگۈ ئەزالىرىنى مەشىق قىلدۇرۇش. بالىنىڭ سەزگۈ ئەزالىرىنىڭ مەشقى بالىنىڭ ئىجاتچانلىق روھىنى ئويغىتىدۇ. بالىنىڭ ئۆسۈپ يېتىلىشىگە ئەگىشىپ بالىنىڭ قولىنىڭ ھەرىكىتى ئۇنىڭ سەزگۈرلۈك تۇيغۇسىنى ئاشۇرىدۇ. ئۇ ئۆزىنىڭ سەزگۈ ئەزالىرىنىڭ ھەرىكەتلىنىشىنى كۆرگەندىن كېيىن، ھەر بىر ئەزاسىغا تەئەللۇق بولغان ئىشلارنى ئۆزى قىلىپ كۆرگۈسى كېلىدۇ-دە، ئاستا - ئاستا قىلىشقا باشلاپ، ئاخىرىدا مۇكەممەل قىلالايدىغان بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، يېڭىلىق يارىتىش ئىمكانىيىتى ھازىرلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىغا كۆرسەتكەن ئۈلگۈسى بۇنىڭ ياخشى مىسالىدۇر. بىر كۈنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر بالىنىڭ قوي سويۇۋاتقانلىقىنى، لېكىن ئۇ بالىنىڭ تەجرىبىسىزلىكىدىن ياخشى سويالمايۋاتقانلىقىنى كۆرگەندىن كېيىن، يېڭىنى تۈرۈپ قوينى سويۇشقا باشلايدۇ. ئۇ بالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قوي سويغاندىكى ھەر بىر ھەرىكىتىگە زەڭ سېلىپ قاراپ، ئۇنى ئۆگىنىشكە باشلايدۇ. دېمەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باللارغا ئەمەلىيەت ئارقىلىق ئۆگەتكەنلىكىدەك بۇ مىسالى بىزنىڭ شۇنداق قىلىشىمىزنىڭ توغرا ۋە زۆرۈرلىكىنى ئىسپاتلايدۇ.

**1224-سوئال: بالىنىڭ پسىخىكىسىغا تەسىر كۆرسىتىدىغان ئامىللار**

1.بالىغا ھەمراھ بولۇش. بالىغا ھەمراھ بولۇش ۋە ئۇلار بىلەن ئويناش ئۇلارنىڭ

خۇسۇسىيىتىنىڭ يېتىلىشىدە ناھايىتى چوڭ رول ئوينايدۇ. بۇ خۇددى دوستىنىڭ دوستقا ئېنىق بولغىنىدەك، بالا بىلەن ئۇنىڭ ھەمراھىمۇ بىر ـ بىرىدىن ئۆگىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆپ ھاللاردا بالىلارنى ھەمراھ قىلىۋالاتتى. بەزىدە ئىبنى ئابباسنى ھەمراھ قىلىۋالسا، بەزىدە تاغىسىنىڭ ئوغلى جەفەرنى ھەمراھ قىلىۋالاتتى. يەنە بەزىدە بولسا، ئەنەسنى ھەمراھ قىلىۋالاتتى (ئاللاھ ئۇلارنىڭ ھەممىسىدىن رازى بولسۇن !). دېمەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھېچبىر ئىككىلەنمەستىن ۋە كىبىرلەنمەستىن ئۇلارنى ھەمراھلىققا ئېلىۋالاتتى. بالىلارنىڭ چوڭلارنىڭ ھەر تۈرلۈك ھالەتلىرىدىكى ئىش ـ ھەرىكەتلىرىنى ئۆگىنىشى، شەخسىيىتىنى ئەتراپلىق تەربىيىلىشى، ئەقىل ـ ئىدراكىنىڭ پىشىپ يېتىلىشى، ياخشى بولغان ئادەتلەرنى ئۆزىگە سىڭدۇرۇشى ئۈچۈن چوڭلارنىڭ كىچىكلەرنى ھەمراھ قىلىش مەجبۇرىيىتى باردۇر. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن قىلىنغان رىۋايەتتە بايان قىلىنىشچە، جىبرىئىل ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سىققان ۋە ئۇنىڭ كۆكسىنى يارغان ۋەقەلىكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلار بىلەن ئويناۋاتقان پەيتتە يۈز بەرگەن...

ساھابىلارمۇ ھەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدەك بالىلارنى ئۆزلىرىگە ھەمراھ قىلاتتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئوغلىنى ۋە ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانى ھەمراھ قىلىۋالاتتى. زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئوغلىنىڭ ئۇرۇش تاكتىكىلىرىغا كۆزى پىشسۇن، قورقماس، چىداملىق بولۇپ چېنىقسۇن، دەپ ئۇنى ئۇرۇشلارغا بىرگە ئېلىپ چىقاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ بالىلار بىلەن بىللە بولۇشىغا ئەھمىيەت بېرەتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلىق چاغلىرىدىمۇ دائىم بالىلار بىلەن بىرگە ئويناپتتى. ئۇ شۇنداق چوڭ بولغان ئىدى. شۇڭا ئويناۋاتقان بالىلارنى كۆرسە ئۇلارنى بىر ـ بىرىدىن ئايرىۋەتمەيتتى، ھەم ئۇلارنىڭ ئويۇنلىرىغا دەخلى قىلمايتتى بەلكى ئۇلارنىڭ جامائەت بولۇپ ئويناشلىرىغا، ئويۇنلارنى داۋاملاشتۇرۇشىغا ئىلھام بېرەتتى. شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ، بالىلارنىڭ ھاياتىدا ئۇلار بىلەن بىرگە ئوينايدىغان دوستلىرىنىڭ بولۇشىغا ئەھمىيەت بېرىش لازىمدۇر. ئاتا ـ ئانىلار بالىلىرىنىڭ بىللە ئوينايدىغان بالىلارنىڭ كىملىكىگە ئەھمىيەت بېرىشى، ئۇلارنىڭ ياخشى بالىلار بىلەن ئوينىشىغا تاللاش ياردىمى بېرىشى، ئۇ بالىلارنىڭ ئەخلاقىغا، ئىش ـ ئەمەللىرىگە دىققەت قىلىشى، دادىلار، دادىلار بىلەن، ئانىلار، ئانىلار بىلەن پەرزەنتلىرىنىڭ ئەھۋاللىرىنى، دەرس ئۆگىنىش نەتىجىلىرى، ئەخلاق ۋە يۈرۈش ـ تۇرۇشلىرىنى نازارەت قىلىپ تۇرۇش ئۈچۈن يىغىلىپ تۇرۇشى ناھايىتى ئەھمىيەتلىكتۇر. چۈنكى ئاتا ـ ئانا بولغۇچى بالىنىڭ جىسمىنىڭ ھالال تائام بىلەن چوڭىيىشىغا ئەھمىيەت بەرگىنىدەك مەنىۋى جەھەتتىنمۇ ساغلام ئۆسۈپ يېتىلىشى ئۈچۈن ئوينايدىغان، ھەمسۆھبەت بولىدىغان توغرا يولدىكى دوستلارنى تېپىشىغا ياردەم بېرىشى كېرەك. ئاتا ـ ئانىلار ھاياتلىقنىڭ ئالدىراشچىلىقى بىلەن ياكى ئۆزلىرىنىڭ ھاۋايى ھەۋەسلىرى بىلەنلا بولۇپ كېتىپ، بالىلار بىلەن كارى بولماسلىق، ئانا بولغۇچىنىڭ تۇغمەس باردى ـ كەلدى ۋە باشقا ئائىلە ئىشلىرى بىلەن بولۇپ كېتىپ بالىنىڭ ئەھۋالىغا كۆڭۈل بۆلمەسلىكى، ناۋادا بالىلارنىڭ يامان خۇيلۇق بالىلار بىلەن دوست بولۇپ قېلىشىغا، بۇنىڭ بىلەن يامان ئادەم بولۇپ قېلىشىغا سەۋەب بولۇپ قالسا، بۇنىڭدىن ئارتۇق يامان ئىش بولمايدۇ. چۈنكى، جەمئىيەتتە يۈز بېرىۋاتقان جىنايەتلەرنىڭ دەسلەپكى ئامىللىرىنىڭ كۆپىنچىسى جىنايەت شەكىللەندۇرگۈچىلەرنىڭ ئاتا ـ ئانىلىرى، پەرزەنتلىرىدە بۇنداق يامان بۇرۇلۇشقا ئېلىپ بارىدىغان سەۋەبلەردىن غاپىل قالغانلىقى، خەۋەرسىز، پەرۋاسىز

يۇرگەنلىكىدىندۇر

2.بالىنى خۇش قىلىش. بالىلارنىڭ دىلىغا خۇشاللىق ئاتا قىلىش ئۇنىڭ شەخسىيىتىگە تەسىر كۆرسىتىشتە ئاجايىپ مۇھىم رول ئوينايدۇ. بالىلارنىڭ تەبىئىيىتى پاك، غۇبارسىز بولغانلىقى ئۈچۈن شاد خۇراملىقنى ياخشى كۆرىدۇ. ئۇلار يەنە ئۆز نۆۋىتىدە چوڭلارغا خۇشاللىق بېغىشلىغۇچى ۋاسىتىلەردىن بولۇپ، ئۇلار چوڭلارنىڭ خۇشال بولۇشىنى، ئۇلارنىڭ يۈزلىرىدە كۈلۈمسىرەشنىڭ پارلىشىنى ياخشى كۆرىدۇ. بۇندىن باشقا يەنە چوڭلارنىڭ بالىلارغا ئاتا قىلغان خۇشاللىقى ئۆز نۆۋىتىدە بالىلارنىڭ جانلىق ۋە جوشقۇن بولۇشىغا تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئۇلارنىڭ ئىنكاسىنىڭ تېز، تەپەككۇرىنىڭ ئۆتكۈر، ھۆكۈم قىلىش ئىقتىدارىنىڭ توغرا بولۇشىغا تۈرتكە بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دائىم بالىلارنى خۇشال قىلىشقا تىرىشاتتى ۋە بۇنىڭ ئۈچۈن تۈۋەندىكىدەك ئىشلارنى قىلاتتى. بالىلارنى سۆيەتتى ۋە ئۇلار بىلەن بىرگە ئويناپتتى. ئۇلارنىڭ باش كۆزلىرىنى سىلايتتى. ئۇلارنى كۆتۈرەتتى ۋە قۇچىغىغا ئېلىپ ئولتۇراتتى. ئۇلارغا ياخشى يېمەكلىكلەرنى تەقدىم قىلاتتى. ئۇلار بىلەن بىللە ئولتۇرۇپ تاماق يەيتتى. دېمەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنى خۇش قىلىشنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە مۇھىم ئىكەنلىكىنى بىلگەنلىكى ئۈچۈن يۇقىرىقىدەك ئۆلگىلىك ئىشلارنى قىلىش ئارقىلىق بالىلارنى خۇش قىلىشقا تىرىشاتتى.

3.بالىلارنى ئۆزئارا مۇسابىقىگە سېلىش ۋە ئۇتقانلارنى مۇكاپاتلاش. ئۆزئارا بەسلىشىش ۋە مۇسابىقىگە چۈشۈش ئىنساننىڭ تىرىشچانلىق يوشۇرۇن كۈچىنى ھەرىكەتلەندۈرىدىغان ئامىللاردىن بولۇپ، بىر ئىنسان ئۆزىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە ئىقتىدارلىق ئىكەنلىكىنى پەقەت باشقىلار بىلەن ئېلىپ بارغان مۇسابىقە ۋە بەسلىشىشلىرى ئارقىلىقلا بىلەلەيدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئىنسان تەبىئىتىدىكى بۇ ئاجايىپ سىرلىق يوشۇرۇن كۈچنى ھەرىكەتلەندۈرۈپ، ئۇنىڭ ئەسلى ماھىيىتىنى نامايەندە قىلىش ئۈچۈن دائىم بالىلارنى ئۆزئارا بەسلىشىشكە، مۇسابىقىلىشىشكە سالاتتى. ئۇنىڭ بالىلارنى بەس - مۇنازىرىگە سېلىشىمۇ بالىلارنى روھلاندۇرۇشتىكى بۇ خىل ئامىللىرىنىڭ بىرى ئىدى.

بالىلارنى جىسمانىي جەھەتتىن مۇسابىقىگە سېلىشىمۇ، ئۇلارنى بەسلەشتۈرۈشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ تېنىنىڭ بەرجەس، ئەزالىرىنىڭ كۈچلۈك بولۇشى ئۈچۈن ئۇلارنى يۈگۈرۈش مۇسابىقىسىگە سالاتتى. ئىمام ئەھمەد ئابدۇللاھ ئىبنى ھارىس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئابدۇللاھ ۋە ئۇبەيدۇللاھ ۋە كۆپىنچە ۋاقىتلاردا ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قاتارلىق ئوغۇللارنى سەپكە تىزاتتى. ئاندىن كىمكى مېنىڭ ئالدىمغا ئۆتۈپ كەتسە، مەن ئۇنىڭغا مۇنداق ـ مۇنداق نەرسە بېرىمەن ! دەپ، بېرىدىغان مۇكاپاتىنىڭ نامىنى ئېلان قىلاتتى. ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى يېڭىۋالاتتى ۋە ئۇڭ سول تەرەپلەرگە ئۆزلىرىنى ئېتىپ يىقىلىپ چۈشكەن بولۇپ يېتىۋىلىشاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارنى سۆيەتتى ۋە ئۇلار بىلەن بىرگە ئوينىشاتتى.

بالىلارنى مۇۋاپىق يوسۇندا مۇسابىقىگە سېلىش ئاتا- ئانىلارنىڭ تاللىشىغا باغلىق بولۇپ، ئاتا- ئانىلار بۇ ئارقىلىق بالىلارنىڭ ئاكتىپچانلىقىنى قوزغاپ، ئۇلارنىڭ روھىنى كۆتۈرىدۇ. ئۇلارنىڭ يېڭىلىق يارىتىش ئىرادىسىنى چوڭايتىدۇ. ئاتا- ئانىلار خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇلارغا دېگەندەك «كىم يەڭسە، مۇنداق ـ مۇنداق مۇكاپات بېرىمەن» دېگەندەك سۆزلەرنى قىلىپ، ئۇلارنىڭ نەتىجىلىرىگە قارىتا مۇكاپاتلايدۇ. بۇنىڭ بىلەن، بالىلار روھىي ئوزۇق ئالىدۇ، بەختىيارلىق

تۆيغۇسغا چۆمىدۇ. ھەر بىر بالا غەلىبىگە ئېرىشىش ئۈچۈن بارلىق كۈچىنى سەرپ قىلىدۇ. مۇسابىقە ۋاقتىنىڭ كېلىشىدىن بۇرۇن ئۇنىڭغا ھەم جىسمانىي ھەم روھىي جەھەتتىن تەييارلىق قىلىپ چېنىقىش ۋە مەشق قىلىش ئىشلىرى بىلەن ئۆزىنى تەربىيىلەشكە باشلايدۇ. بۇنىڭ بىلەن، بالىنىڭ ئىقتىدارىنىڭ ئەڭ يۇقىرى چېكى ئاشكارا بولىدۇ.

بالىلارنى ئۆزئارا مۇسابىقىلەشتۈرۈشنىڭ يەنە شۇنداق پايدىسىمۇ باركى، ئۇ بالا مۇسابىقىگە قاتنىشىش جەريانىدا ئۇنىڭدا جامائەتچىلىك ئېڭى يېتىلىدۇ. ياتسىراش تۇيغۇسىدىن قۇتۇلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، ئىجتىمائىي مۇھىتنى چۈشىنىشكە تىرىشىدۇ. مۇسابىقىدە بەزىدە ئۇتىدۇ، بەزىدە ئۇتتۇرىدۇ. ئۇتۇش- ئۇتتۇرۇش جەريانىدا ھەر بىر قېتىملىق نەتىجە ئۈچۈن ئۇز ئۆزىگە جاۋاب تاپىدۇ. شۇنداقلا، يەنە ھاياتنىڭ شۇنداق يېڭىش- يېڭىلىش بىلەن تولغانلىقىدەك قانۇنىيەتنى چۈشىنىشكە باشلايدۇ.

4.بالىلارنىڭ قىزىقىشىنى قوزغاش. بالىلارنىڭ قىزىقىشىنى ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن قوزغاش پەرزەنت تەربىيەسىدە كەم بولسا بولمايدىغان مۇھىم ئامىللارنىڭ بىرىدۇر. لېكىن بۇ ئۇسۇللارنى ئىشلەتكەندە نورمال بولۇشقا، چېكىدىن ئاشۇرۇۋەتمەسلىككە دىققەت قىلىش لازىم. قىزىقتۇرۇش بالىنىڭ شەخسىيىتىدە، ئۇنىڭ ئىش - ھەرىكەتلىرىنىڭ توغرا يۆنىلىشتە تەرەققىي قىلىشىدا، ئىقتىدارىنى بايقاشتا ۋە ئارتۇقچىلىقلىرىنى جارى قىلدۇرۇشتا ئىنتايىن چوڭ رولغا ئىگە بولۇپ، ئۇ تەربىيىلەشنى ئۇگۈشلۇق داۋاملاشتۇرۇشقا ۋە تەرەققىي قىلدۇرۇشقا تۈرتكە بولىدۇ. بىز يۇقىرىدا بايان قىلغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنى سەپكە تىزىپ «كىمكى مېنىڭ ئالدىمغا ئۈتۈپ كەتسە، مەن ئۇنىڭغا مۇنداق - مۇنداق نەرسە بېرىمەن » دېگەن ھەدىسى، دەل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنى ئۇتۇشقا قىزىقتۇرغانلىقىنىڭ مىسالىدۇر.

دېمەككى، ئاتا- ئانىلار ۋە پەرزەنت تەربىيىلىگۈچىلەر بالىلارنى قىزىقتۇرۇشتا، ئى بالىجان ئەقلىڭگە تايان، ئۆزەڭنى تۆۋەن چاغلىما دېگەننى رىغبەتلەندۈرۈشتە ئۆزىگە شۇئار قىلىشى كېرەك. بالىلارنى ياخشىلىققا قىزىقتۇرۇشنىڭ يەنە بىر ئۇسۇلى ئۇلارغا مەزمۇنى ياخشى، پايدىلىق كىتابلارنى ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق ئۇلارنى بېلىم - ئىرپان ئىچىدە يېتىشتۈرۈشتۇر. كاتتا ئالىم ئىبنى ئابىدىنىڭ ئوغلى ئۆزىنىڭ ئۆسمۈرلۈك دەۋرىنى مۇنداق تونۇشتۇرىدۇ. ئىبنى ئابىدىنىڭ شۇنچىۋالا تېپىلغۇسىز قىممەتلىك كىتابلارنى توپلىشىغا ئۇنىڭ ئاتىسى ياردەمدە بولغان بولۇپ، ئاتىسى ئۇنىڭغا ئۇنىڭ «سەن خالىغان كىتابىڭنى ئېلىۋەرگىن، مەن ئۇنىڭ پۇلىنى تۆلەيمەن دەپ ، خالىغان كىتابلىرىنى ئېلىپ بەرگەن ھەمدە سەن ئىلگىرىكىلەرنىڭ يولىدىن مەن ئۆلتۈرگەننى تىرىلدۈردۈڭ، ئى ئوغلۇم! ئاللاھ ساڭا ياخشى مۇكاپاتلارنى بەرسۇن.» دېگەنىكەن ۋە ئۆزىدىكى ئىلگىرىكىلەرنىڭ كىتابلىرىنىڭ ھەممىسىنى ئۇنىڭغا بەرگەنىكەن.

5.بالىلارنى ماختاش ۋە ئۇلارنى مەدھىيىلەش. ماختاشنىڭ بالىلارنىڭ پسىخىكىسىدا ناھايىتى چوڭ تەسىر قوزغايدىغانلىقىدا شەك يوقتۇر. ماختاش بالىلارنىڭ ھېس - تۇيغۇلىرىنى جانلاندۇرۇپ، ئۇلارنىڭ قىلغان شۇنداقلا قىلماقچى بولغان ئىشىنى تېخىمۇ ۋايىغا يەتكۈزۈپ ياخشى قىلىشقا رىغبەتلەندۈرىدۇ. ئۆزىگە بولغان ئىشەنچ تۇيغۇسىدا روھى كۆتۈرۈلۈپ تېخىمۇ جانلىق ۋە جۇشقۇن بولۇپ كېتىدۇ. ھەققىي پسىخىك ئالىمى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ تەبىئىتىگە چوڭ تەسىرى بولىدىغان ماختاشتىن ئىبارەت بۇ ئامىلنىڭ رولىنى ناھايىتى ياخشى بىلگەچكە بالىلارنى مۇۋاپىق يۇسۇندا ماختاش ئارقىلىق رىغبەتلەندۈرۈشكە ناھايىتى ئەھمىيەت

بېرەتتى. بۇنىڭ بىلەن باللار تېخىمۇ روھلىنىپ ئۆز ئەمەللىرىدە ئىلگىرلەشكە تىرىشاتتى.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئابدۇللاھ نېمىدېگەن ياخشى ئادەم بولغان بولاتتى، دېگەن سۆزنى كېچىدە ناماز ئوقۇغان بولسا دىگەن شەرت بىلەن بىرگە كەلتۈرۈپ ماختاش ئارقىلىق ئۇنى رىغبەتلەندۈرمەكچى بولغان ئىشقا، يەنى ئابدۇللاھ غاپىل قالغان ئىشقا يېتەكلىگەن. نەتىجىدە، بۇ ماختاشنىڭ تەسىرىدە ئابدۇللاھ كېچىدە ئاز ئۇخلايدىغان ئىبادەت قىلغۇچىغا ئايلانغان. دېمەك، ئۇيغۇن ماكان ۋە زاماندا قىلىنغان مۇۋاپىق ماختاش ئەنە شۇنداق يۇقىرى ئۈنۈمگە ئىگە بولىدۇ.

6.باللار بىلەن ئوينىشىش ۋە ئۇلار بىلەن باللارچە ھەمراھ بولۇش. ماختاش ۋە مەدھىيىلەش ئارقىلىق باللارنى روھلاندۇرۇش باللارنى تەربىيەلەشتە مۇھىم رول ئوينايدىغان، ئەھمىيىتى چوڭ بولغان ئىشتۇر. باللار بىلەن بىرگە ئوينىشىپ بەرگەندە ۋە ئۇلارغا باللارغا خاس خۇلقلار بىلەن ھەمراھ بولغاند ا، باللارنىڭ روھى كۆتۈرۈلۈپ، ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىدە بار بولغان يوشۇرۇن ئىقتىدارلىرىنى ئاشكارىلىشىغا تۈرتكە بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەسەن ۋە ھۈسەيىن بىلەن ئوينىشىشى، ئۇلارنى دۈمبىسىگە مىندۈرىشى ۋە ئۇلار بىلەن تەڭ ئۆمىلەپ مېڭىشى، بۇندىن باشقا يەنە ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ باللىرى بىلەن ئوينىشىشى ئاتا ـ ئانىلارنىڭ باللىرى بىلەن شۇنداق قىلىشىنىڭ مۇھىملىقىنى بىلدۈرىدىغان ياخشى بىر ئۈرنەك ۋە ئىشارەتتۇر.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئەلىنىڭ ئوغلى ھۇسەيىننى دۈمبىسىگە ھاپاش قىلىپ كۆتۈرۈۋالغانلىقىنى ۋە ھۇسەيىننىڭ شۆلگىيىنىڭ ئۇنىڭ گەجگىسىگە ئېقىپ كېتىۋاتقانلىقىنى كۆرگەن ئىدىم. (ئىبنى ماجە: 658)

7.بالىنىڭ ئۆز ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسىنى تۇرغۇزۇشقا ياردەم بېرىش.

8.ئۇلارنى چىرايلىق يوسۇندا چاقىرىش. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ باللارغا ئائىت ھەدىسلىرىدە ئۇنىڭ باللارنىڭ دىققىتىنىڭ قوزغىلىشى، ئۇلارغا قىلىنماقچى بولغان سۆزگە كۆڭۈل قويۇشى ئۈچۈن ئۇلارنى چاقىرغاندا ياكى ئۇلارغا خىتاب قىلغاندا ناھايىتى چىرايلىق بىر يوسۇندا چاقىرغانلىقىنى ئۇچرىتىمىز. چاقىرىش، بەزىدە ئېنىق ئىسمى بىلەن، بەزىدە، ئى ئوغۇل، ئى قېرىندىشىمنىڭ ئوغلى دېگەندەك چاقىرىقلار بىلەن بولىدىغانلىقىنى، باللارنى مۇشۇنداق چاقىرىقلار بىلەن چاقىرغاندا ئۇلارنىڭ دىققىتىنى تارتىپ چاقىرغۇچىغا قارىتا بالىدا بىرخىل يېقىنچىلىق تۇيغۇسىنى ئويغاتقىلى بولىدىغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز.

باللارنى چىرايلىق ئۇسۇلدا چاقىرىشنىڭ ئۇسلۇبلىرىدىن يەنە بىرى بالىنى كۈنيىتى بىلەن چاقىرىش، يەنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر كىچىك بالىنى ئى ئابا ئۇمەيىر! دەپ چاقىرغاندەك چاقىرىشتۇر.

9.ئۇلارنىڭ تەلەپلىرىگە مۇۋاپىق جاۋاب بېرىش ۋە ئۇلارنى رازى قىلىش. باللارنىڭ نەپسىيتىگە ئەڭ چوڭ تەسىر كۆرسىتىدىغان ئامىللارنىڭ يەنە بىرى ئۇلارنىڭ تەلەپلىرىنى ئورۇنداش ۋە ئۇلارنى رازى قىلىشتۇر. بولۇپمۇ، يېشى كىچىك باللارنىڭ تەلەپلىرىنى ئورۇنداپ بېرىش لازىم. چۈنكى ھەرقانداق بىر جانلىق ئۆزىنىڭ تەلىپىنىڭ ئورۇندىلىشىدىن سۆيۈنگىنىدەك، باللارمۇ تەلەپلىرىنىڭ ئورۇندىلىشىدىن ناھايىتى سۆيۈنىدۇ. روھى كۆتۈرۈلۈپ، خۇشال بولىدۇ. ئەكسىچە بولغاندا، ئۇلارنىڭ دىلىنى نارازىلىق ۋە غەزەپ ـ نەپرەت ئورۇۋالىدۇ ـ دە، گەپ ئاڭلىمايدىغان، قىلما دېگەننى قىلىدىغان بولۇۋالىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باللارنى

تەربىيىلەش، ئۇلارنىڭ پىخسىكىسىغا تەسىر قىلغۇچى ئامىللارغا ئەھمىيەت بەرگۈچى دانا ئۇستاز بولۇش سۈپىتى بىلەن بۇ ئۇسۇلدىمۇ ئاجايىپ دانا پىكىرنى بەرگەن بولۇپ، ساھابىلار ئۇنىڭ كۆرسەتمىسىگە ئىزچىل ئەمەل قىلىشقان.

10.تەربىيىدە بالىلار بىلەن ماس قەدەمدە مېڭىش. يۇقىرىدا بايان قىلىنغان: «بالىلىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئون ياشقا كىرگەندىمۇ ناماز ئوقۇشقا ئۇنىمىسا، (يەڭگىل ) ئۇرۇڭلار.» دېگەن ھەدىستە بالىلارنى بىز ئۇلارنىڭ قىلىشىنى تەلەپ قىلغان بىرەر نەرسىگە تەدرىجىي كۆندۈرۈشتىن ئىبارەت ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە ماس كېلىدىغان ناھايىتى مۇھىم بىر پرىنسىپ بار بولۇپ، ھەرقانداق ئىشنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشىدا، بولۇپمۇ، بالىلار تەربىيەسىدە بىرقانچە باسقۇچنىڭ بولىدىغانلىقى، بولۇپمۇ، دىنىنىڭ تۈۋرۈكى بولغان نامازغا بالىلارنى ھەقىقىي كۆندۈرۈشتە بۇ باسقۇچنىڭ مۇھىملىقىنى تەكىتلەيدىغان مەزمۇن بار. بالىلارنى نامازغا كۆندۈرۈش ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئۈچ باسقۇچ بار بىرىنچى، يەتتە ياشقا كىرىشتىن ئىلگىرىكى باسقۇچ بولۇپ، بۇ باسقۇچ بالا ئۈچۈن كۆزىتىش باسقۇچى ھېسابلىنىدۇ. بالا بۇ مەزگىللەردە ئاتا- ئانا ۋە باشقىلارنىڭ ناماز ئوقۇغانلىقىنى كۆزىتىدۇ. ئەگەر ئاتا- ئانا ئۇلارنى بۇ ۋاقىتلاردىلا ناماز ئوقۇشقا كۆندۈرۈشكە باشلىسا، ياخشىلىق ئۈستىگە ياخشىلىق بولىدۇ. ئىككىنچى، بۇيرۇش باسقۇچى بولۇپ، بۇ باسقۇچ يەتتە ياشقا توشقان مەزگىلدىن تارتىپ تاكى ئون ياشقا قەدەم قويغانغا قەدەر داۋام قىلىدۇ. بۇ مەزگىلدە ئاتا - ئانا بولغۇچى بالىسىنى ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇيدۇ ۋە ئۇنىڭ ناماز ئوقۇشىنى تەلەپ قىلىدۇ. ئۈچىنچى، بالىلارنى ئۇرۇش ئارقىلىق مەجبۇرلاش باسقۇچى بولۇپ، بۇ باسقۇچتا ئاتا - ئانا ئون ياشقا كىرىپمۇ ناماز ئوقۇشقا ئۇنىمىغان بالىسىنى ئۇرۇش ئارقىلىق ناماز ئوقۇشقا مەجبۇرلايدۇ. ھەقىقەتەن، مۇشۇ خىلدىكى تەدرىجىي تەربىيىلەش بالىنىڭ پىسخىكىسىدا ۋە ھەرقانداق بىر ئىشنى قوبۇل قىلىشتا ناھايىتى چوڭ رول ئوينايدۇ. چۈنكى بالىلار تېخى بىر ھالەتتىن يەنە بىر ھالەتكە كۆچۈۋاتقان يۇمران نوتىلاردىن ئىبارەتتۇر. شۇڭا، ئاتا - ئانا بالىلارنىڭ ياخشى ئىشلارنى ئۆزلىرىگە ئۆزلەشتۈرۈۋېلىشى ئۈچۈن ئۇلارغا يول كۆرسىتىپ بېرىشى ۋە ياردەم بېرىشى كېرەك!

11.رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئاگاھلاندۇرۇش. رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئاگاھلاندۇرۇش بالىلارنىڭ شەخسىيىتىگە تەسىر قىلىدىغان مۇھىم ئامىللاردىن، شۇنداقلا، ئۇلارنىڭ تەبىئىي خۇسۇسىيەتلىرىنى ئوڭشاشتىكى ئۈنۈملۈك ئۇسۇللارنىڭ بىرىدۇر. بۇ ئۇسۇل پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلاد تەربىيەسىدىكى ئەمەلىيەتلىرىدە ئېنىق بېرىلغان بولۇپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قىزىقتۇرۇش ۋە قورقۇتۇش تەلىماتىنى پەرزەنتلەرنىڭ ئاتا- ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ ئەجرى ۋە يامانلىق، ئاسىيلىق، قاخشىتىشنىڭ ئاقىۋىتىنى خەۋەر قىلىش ئارقىلىق بايان قىلدى. مانا بۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلار ئۈچۈن يولغا قويغان رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئاگاھلاندۇرۇش ئۇسۇلىدۇر. بۇ ئەسلىدە ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە قوللانغان ئەڭ توغرا ۋە گۈزەل ئۇسلۇب بولۇپ قۇرئاندا جەننەت بىلەن قىزىقتۇرۇش، دوزاق بىلەن ئاگاھلاندۇرۇش دائىم دېگىدەك بىر ئورۇندا كېلىدۇ. بۇنداق قىلىشتىكى ھېكمەت شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئىنساننىڭ تەبىئىتى ئەسلىدە بىرەر نەرسىگە ئەجىر قىلىشقا، ئاندىن ئۇنىڭ ھوسۇلىنى ئېلىشقا ھېرىسمەن، بىرەر خاتا ياكى ناھەق نەرسىدىن يىراقلىشىشقا، ئۇنىڭ يامان ئاقىۋىتىدىن ئۆزىنى ئېلىپ قېچىشقا ھېرىسمەن كېلىدۇ. بۇ يەردە تىلغا ئالىغان ئاگاھلاندۇرۇش ۋە قورقۇتۇش ھەرگىزمۇ جان قىينىغۇچى قاتتىق بىر ئۇسۇل ئارقىلىق قورقۇتۇشقا قارىتىلغان بولماستىن، بەلكى بالىغا قارىتا ئۇنىڭ قىلغان

بىرەر ئەمەلنىڭ ياخشىلىقىنىڭ نەتىجىسىدىن ئۇنى ئۆمىدلەندۈرگەندەك، ياخشى بولمىغان ياكى ناھايىتى خاتا بولغان بىرەر ئەمەلنىڭ يامان ئاقىۋىتىدىن ئۇنى ئاگاھلاندۇرۇشتىن ئىبارەتتۇر.

**1225-سوئال: باللارنىڭ ئۆز- ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسىنى تۇرغۇزۇشنىڭ ئۇسۇللىرى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باللارنىڭ كىچىكلىك چوڭ بولۇشى ۋە ئۇلارنىڭ ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسىنىڭ تۇرغۇزۇلۇشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئۇسۇللارنى قوللانغان.

1 - بالىنىڭ ئىرادىسىنى تاۋلاش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش ئۈچۈن باللارنى مۇنداق ئىككى تۈرلۈك ئىشقا كۆندۈردى. بىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنەس ۋە ئابدۇللاھ ئىبنى جەئفەرنى كۆندۈرگەندەك باللارنى سىر ساقلاشقا كۆندۈرۈش. باللار سىرلارنى پاش قىلىپ قويماي ساقلاشقا كۆندۈرۈلگەندە، ئىرادىسى چىڭىپ ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسى ئاشىدۇ. يەنە بىرى، باللارنى روزا تۇتۇشقا كۆندۈرۈش. باللار ئۇسسۇزلۇق ۋە ئاچلىققا بەرداشلىق بېرەلىگەندە، ئۆز نەپسى ئۈستىدىن غالىپ كېلەلىگەنلىكىدىن ئىبارەت ئىرادىسىگە بولغان سۆيۈنۈشى ئېشىپ ھاياجانلىنىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، ئۇلاردا ھايات مۇساپىسىدە قىيىنچىلىقلارغا بەرداشلىق بېرىش ئىرادىسى كۈچىيىدۇ. شۇنداقلا، يەنە ئۆزلىرىگە بولغان ئىشەنچىسى تېخىمۇ ئاشىدۇ.

2 -ئىجتىمائىي ئىشەنچىسىنى ئاشۇرۇش. باللارنىڭ ئاتا- ئانىلارنىڭ ئىشلىرىغا ھەمدەمدە بولۇشى، ئۆز ياش ۋە ئىقتىدارىغا مۇۋاپىق ئۆي ئىشلىرىنى بېجىرىشى، چوڭلار بىلەن ئولتۇرۇپ قوپۇشتا ئۆزلىرىدىن كىچىكلەر بىلەن جەم بولۇشى ئۇلاردىكى ئىجتىمائىي ئىشەنچىنى ئاشۇرىدۇ.

3 - ئىلمىي ئىشەنچىنى ئۆستۈرۈش. باللار كىچىكىدىن باشلاپلا قۇرئان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننەتلىرىدىن خەۋەردار قىلىنغاندا گۆدەكلىك مەزگىلىدىن باشلاپلا ئۇلارنىڭ دىلىدا دىنغا بولغان مۇستەھكەم ئىلمىي ئاساس بولىدۇ-دە، كەلگۈسىدىكى بىلىم ئىگەللەش يولىغا نىسبەتەن توغرا نىشان ۋە كۆز قاراش شەكىللەندۈرەلەيدۇ ھەم ھەرخىل خۇراپاتلىق توقۇلمىلار، سەپسەتىلەرنىڭ تەسىرىدىن قايمۇقۇپ قېلىشتىن ساقلىنىپ قالىدۇ.

4 - ئىقتىسادىي ۋە تىجارىي ئىشەنچىنىڭ يېتىلىشى. بۇ نىشانغا يەتكۈزۈلۈش ئۈچۈن ئاتا - ئانىلار سود ا- سېتىقلىرىدا، ئېلىم- بېرىم ئىشلىرىدا باللارنى ئۆزلىرىگە ھەمراھ قىلىۋېلىشى، بەزى بىر ئېلىم - سېتىملاردا شاھىد قىلىشى ۋە بۇنداق ئىشلارغا ئۇلارنى كۆندۈرۈش ئارقىلىق بولىدۇ.

**1226-سوئال: تەكرارلاشنىڭ بالىنىڭ روھىغا كۆرسىتىدىغان تەسىرى**

بالىمۇ باشقا ئىنسانلارغا ئوخشاشلا ئۇنتۇيدۇ ۋە بىلىدىغان نەرسىلىرىدىن غاپىل قالىدۇ. ئاللاھ تائالا ئۆزى ياراتقان جانلىقلىرىنىڭ ئىچىدە پەقەتلا ئىنسان بالىسىنىڭ بالىلىق دەۋرىنى شۇنداق ئۇزۇن قىلىپ ياراتتى. ئىنسان بالىسىنىڭ بالىلىق دەۋرى مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئالمايدىغان دەۋر بولۇپ بۇ دەۋر دەل كەلگۈسىدە ئۆز ئۈستىگە ئالىدىغان مەسئۇلىيەت ئۈچۈن تەييارلىق قىلىدىغان دەۋر ھېسابلىنىدۇ. تاكى ئۇلار مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالىدىغان ياشقا يەتمىگىچە پەرىشتىلەرنىڭ قەلەملىرى ئۇلار ئۈچۈن ھېچنېمە يازمايدۇ. بىز بۇ باسقۇچنىڭ بۇ قەدەر مۇھىملىقىنى تونۇپ يەتكىنىمىزدە، باللارنىڭ بىرەر نەرسىنى ياخشى بىلىۋېلىشى، ئېسىدە چىڭ ساقلىۋېلىشى ئۈچۈن ئۇلارغا تەكرارلاشنىڭ نەقەدەر مۇھىملىقىنى ھېس قىلالايمىز. تەكرارلاش پرىنسىپىنىڭ مۇھىملىقىنىڭ دەلىلى شۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «باللىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئون ياشقا كىرگەندىمۇ ناماز ئوقۇشقا

ئۇنىمسا، (يەڭگىل ) ئۇرۇڭلار.» دېگەن ھەدىسىدۇر. (بۇ ھەدىسنى ئىمام داۋۇد ۋە باشقىلار رىۋايەت قىلغان.) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام نامازدىن ئىبارەت ئىسلامدىكى مۇھىم ئەركانغا كۆندۈرۈش ئۈچۈن ئۈچ يىل بەلگىلەپ بەردى. ئەلۋەتتە نامازنىڭ مۇھىملىقى ھەممىزگە مەلۇمدۇر. شۇڭا قۇرئان كەرىمدىمۇ ئاللاھ: «(ئى مۇھەممەد!) ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرۇغىن، ئۆزەڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىدامىلىق بولغىن.» (سۈرە تاھا 132ـ ئايەت) دەپ بۇيرۇغان. دېمەك، بىر بالىنى نامازغا بۇيرۇش ئۈچۈن يۇقىرىقى يىللار بويى سەۋر قىلىش لازىم بولىدۇ. بىز سەۋر قىلىشقا دەۋەت قىلىنغان يەتتە ياشتىن تاكى ئون ياشقىچە بولغان ئارىلىقتىكى بۇ ئۈچ يىلنى ھېسابلىساق، ئاتاـ ئانا بولغۇچى ھەر بىر كۈندە بەش قېتىمدىن نامازغا بۇيرۇسا، 365 كۈندە 5475 قېتىم بۇيرۇيدۇ دېگەن گەپ. بۇ سان بۇيرۇشنىڭ قانچىلىك كۆپ تەكرارلىنىدىغانلىقىغىلا ئەمەس، بەلكى يەنە قانچىلىك دەرىجىدە سەۋرچان بولۇشى كېرەكلىكىگىمۇ دالالەت قىلىدۇ. دېمەك، بالىنىڭ ئوقۇمىغانلىقىدىن، گەپ ئاڭلىمىغانلىقىدىن ئاسانلا ئۈمىدسىزلىنىپ، ئۇنىڭدىن بەل قويۇۋەتمەسلىكىمىز كېرەك. بالىنىڭ قىلىشى ياكى بىلىشى لازىم بولغان بىرەر ئىشنى ئۇنىڭدىن تەلەپ قىلىنغاندا، تەلەپ قىلغۇچى ئەلۋەتتە تەكرارلاشنى، زېرىكمەستىن قايتاـ قايتا چۈشەندۈرۈشنى ئېغىر كۆرمەسلىكى لازىم. مانا بۇ، كاتتا ساھەبە ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ بالىلارغا تەكرارلاشنىڭ ئەھمىيىتىنى تونۇپ يەتكەنلىكى ئۈچۈن ئاتاـ ئانىلارغا بالىلىرى ھەققىدە مۇنداق يوليورۇق بىرەتتى: «بالىلىرىڭلارنى ياخشىلىققا ئادەتلەندۈرۈڭلار، ھەقىقەتەن ياخشىلىق دېگەن ئادەتتىندۇر.» ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەقتىكى سۈننىتىنى تۇتقان ئاساستا بالىلارنى زىيارەت قىلىپ تۇراتتى ۋە ئۇلارغا سالام بېرەتتى. ئۇ ئۆزىنىڭ بۇنداق قىلغانلىقىنى دەلىللەپ: «پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ شۇنداق قىلاتتى.» دەيتتى. بالىلار چوڭلارنىڭ ئۆزلىرىگە بىر قانچە قېتىم سالام قىلغانلىقىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن، ئۇلارمۇ تەدرىجىي يوسۇندا بۇنىڭغا ئادەتلىنىپ، سالام قىلىشنى ئۆگىنىدۇ. ۋاقتىنىڭ ئۆتۈشى بىلەن سالام قىلىش ئۇلارنىڭمۇ ئادىتىگە ئايلىنىدۇ.

## تۆتىنچى باپ. ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش ۋە ئۇلارنى قاخشىتىشتىن ئاگاھلاندۇرۇش

### 1227ـسۇئال: ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەخلاقى

ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش پەيغەمبەرلەرنىڭ ئەخلاقى ۋە ھەقىقىي مۇسۇلمانلىقنىڭ نىشانىسىدۇر. ئاللاھ تائالا ئىبراھىم ئەلەيھىسسالامنىڭ ئازغۇن دادىسى (ئازەر) نى توغرا يولغا باشلاش ئۈچۈن دادىسىغا مېھرىبانلىق بىلەن نەسىھەت قىلغانلىقى ۋە دادىسى ئۇنىڭ نەسىھىتىنى قوبۇل قىلمىغاندىمۇ، ئۇنىڭغا ئامانلىق تىلەپ چىرايلىقچە قايتقانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «ئۆز ۋاقتىدا ئاتىسىغا ئېيتتى: ئى ئاتا! نېمىشقا ئاڭلىمايدىغان، كۆرمەيدىغان ۋە ساڭا ھېچ نەرسىگە ئەسقاتمايدىغان نەرسىلەرگە چوقۇنىسەن. ئى ئاتا! ماڭا سەن بىلمەيدىغان ئىلىملەر بېرىلدى، ماڭا ئەگەشكىن سېنى توغرا يولغا باشلايمەن. ئى ئاتا! شەيتانغا چوقۇنمىغىن، شەيتان مەرھەمەتلىك ئاللاھقا ھەقىقەتەن ئاسىيلىق قىلدى. ئى ئاتا! سېنىڭ مەرھەمەتلىك ئاللاھ تائالانىڭ ئازابىغا قېلىشىڭدىن قورقىمەن. ئۇ (يەنى ئازەر) ئېيتتى: ئىبراھىم! سەن مېنىڭ ئىلاھلىرىمدىن يۈز ئۆرۈمەكچىمۇسەن، ئەگەر سەن (مۇنداق قىلىشتىن) يانمىساڭ چوقۇم سېنى تاش كېسەك

قىلىپ ئۆلتۈرمەن. ئۇزاق زامان مەندىن يىراق تۇرغىن. ئىبراھىم ئېيتتى: ساڭا ئامانلىق بولسۇن، پەرۋەردىگارىمدىن ساڭا مەغپىرەت تىلەيمەن، ئاللاھ تائالا ھەقىقەتەن ماڭا مېھرىباندۇر.» (سۈرە مەريەم 42 ـ 47 ـ ئايەتلەر) ئاللاھ تائالا يەھيا ئەلەيھىسسالام توغرۇلۇق مۇنداق دەيدۇ:

«ئۇنى ئاتا ـ ئانىسىغا كۆيۈمچان قىلدۇق، ئۇ مۇتەكەببىر (يەنى ئاتا ـ ئانىسىنى قاخشاتقۇچى)، ئاسىيلىق قىلغۇچى بولمىدى.» (سۈرە مەريەم 14 ـ ئايەت)

ئاللاھ تائالا ئىيسا ئەلەيھىسسالامنىڭ بۆشۈكتە يېتىپ سۆزلىگەن سۆزىنى بايان قىلىپ مۇنداق دەيدۇ: «مېنى ئاللاھ تائالا ئانامغا كۆيۈمچان قىلدى، مېنى مۇتەكەببىر شەقى قىلمىدى.» سۈرە مەريەم 32 ـ ئايەت)

ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ تۈرلىرى ناھايىتى كۆپتۇر. ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش ماددىي ۋە مەنىۋى ھەر ئىككى تەرەپنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاتا ـ ئانىلارغا پۇل ـ مال ياردەم قىلىش، ھاجەتلىرىنى راۋا قىلىش، ئېغىر ئىشلىرى بولسۇن، يېنىك ئىشلىرى بولسۇن ھەممىدە ئۇلارغا ئىتائەتچانلىق بىلەن خىزمەت قىلىش قاتارلىقلار ماددىي تەرەپتىن ياخشىلىق قىلغانلىق بولۇپ سانىلىدۇ. ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرىنى خوشال قىلىش، دەرتلىرىگە قۇلاق سېلىش، مۇسىبەتلىرىگە تەسەللى بېرىش، بىلمىگەنلىرىنى بىلدۈرۈپ قويۇش قاتارلىقلار مەنىۋى جەھەتتىن ياخشىلىق قىلغانلىق بولىدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاتا ـ ئانا رازى بولسا، پەرۋەردىگارىمىز رازى بولىدۇ. ئاتا ـ ئانا نارازى بولسا، پەرۋەردىگارىمىز غەزەپلىنىدۇ. (تىرمىزى: 1899)

## 1228ـسۇئال: ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بالىلىرى ئۈستىدىكى ھەقلىرى ھەققىدە قۇرئان كەرىمنىڭ كۆرسەتمىلىرى

ئاتا ـ ئانىلارنىڭ پەرزەنتلىرى ئۈستىدىكى ھەقلىرى ئىنتايىن كۆپتۇر. بالىلار ئاتا ـ ئانىلارغا قانچىلىك كۆپ ياخشىلىق قىلىسمۇ، ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۇلارغا قىلغان ياخشىلىقلىرىنى ھەرگىزمۇ قايتۇرۇپ بولالمايدۇ، ئەلۋەتتە.

ئاتا، ئائىلىنىڭ يېتەرلىك ئېھتىياجلىرىنى تولۇقلاش يولىدا ھارماي ـ تالماي ئىشلەيدۇ، چارچايدۇ. ئانا بولسا، پەرزەنتىم دەپ، توققۇز ئاي قۇرساق كۆتىرىپ، ئاندىن ئۇنى تۇغۇش جەريانىدا ئالەمنى زىلزىلىگە كەلتۈرىدىغان تولغاقلارنى بېشىدىن كەچۈرۈپ ئۇنى تۇغىدۇ. ئاندىن ئۇنى يىللار بويى ئېمىتىپ، ئاسراپ چوڭ قىلىدۇ. ئۇنى چوڭ قىلىش جەريانىدا كېچىلىرى تاتلىق ئۇيقۇسىنى ئۆزىگە ھارام قىلغان ھالدا، بالىسىنى ئاسراش ۋە ھىمايە قىلىش يولىدا ئۆزىنىڭ راھەتىنى ئۇنتۇيدۇ. ئاتا ـ ئانىلار بالىلارنىڭ خوشاللىقى ئۈچۈن خوشال بولىدۇ. ئۇلارنىڭ غەمكىنلىكلىرى ئۈچۈن غەمكىن بولىدۇ. ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بالىلىرىنىڭ قاتارغا قوشۇلۇپ ئادەم بولغىنىنى كۆرگىنىدە، قانچىلىك ھاياجانغا تولۇپ، ئۆزلىرىنى قانچىلىك سائادەتلىك ھېس قىلىدىغانلىقىنى تەسۋىرلەپ بولۇش قىيىن. پەرزەنتلەر ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بۇگۈنى ھەم ئەتىسىدۇر. ئۇلار ئۆزلىرىنى ئۇنتۇتقان ھالدا پەرزەنتلىرى ئۈچۈنلا ياشايدۇ.

ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بالىلار ئۈستىدىكى ھەقلىرى ـ بالىلارنىڭ ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشلىرىدىن ئىبارەت بىر جۈملە سۆزگە قىسقىرىدۇ. ئاتا ـ ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىش دېگەن بۇ بىرجۈملە ــ ئۇلارنى ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتلەردىن تەمىنلەپ تورۇش، ئۇلارنى ئاسراش، ئۇلارغا ۋاپا قىلىش،

ئۇلارنىڭ تەۋسىيەلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش، ئۇلارنى ھەمىشە ئەڭ ئالىي ئېھتىرام بىلەن ھۆرمەت قىلىش قاتارلىق كۆپلىگەن مەنىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا باللارنى ئاتا ـ ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىشتىن ئىبارەت بۇ بىر جۈملە سۆزگە بۇيرۇيدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «پەرۋەردىگارىڭ پەقەت ئۇنىڭ ئۆزىگىلا ئىبادەت قىلىشىڭلارنى ۋە ئاتا ـ ئاناڭلارغا ياخشىلىق قىلىشىڭلارنى تەۋسىيە قىلدى، ئۇلارنىڭ بىرى ياكى ئىككىلىسى سېنىڭ قول ئاستىڭدا بولۇپ ياشىنىپ قالسا، ئۇلارغا ئوھوي دېمىگىن، (يەنى مالاللىقنى بىلدۈرىدىغان شۇنچىلىك سۆزنىمۇ قىلمىغىن)، ئۇلارنى دۈشكەلىمىگىن، ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن، ئۇلارغا كامالىي مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە: "ئى پەرۋەردىگارىم! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدىن تەربىيىلىگىنىدەك، ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن "دېگىن. پەرۋەردىگارىڭلار دىلىڭلاردىكىنى ئوبدان بىلگۈچىدۇر. ئەگەر سىلەر ياخشى بولساڭلار (يەنى ئاتا ـ ئاناڭلارنى قاخشاتقۇچى بولمىساڭلار، ئاللاھ تائالا سىلەرنىڭ خاتالىقىڭلارنى كەچۈرىدۇ) ئاللاھ ھەقىقەتەن، تەۋبە قىلىپ تۇرغۇچىلارنى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر.» (ئىسرا سۈرىسى 23 ـ 25 ـ ئايەتلەر)

يۇقىرىقى ئايەتلەر، باللار قانداقلا شارائىتتا بولمىسۇن، يەنى ئۇلار مەيلى باي بولسۇن، مەيلى كەمبەغەل بولسۇن، مەيلى كۆڭۈللىرى خاتىرجەم بولسۇن، مەيلى غەم ـ قايغۇ ئىچىدە بولسۇن، ھەر ھالەتتە، ئاتا ـ ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ لازىملىقىنى ئىپادىلەيدۇ. ھەتتا قۇرئان كەرىم، بەزى ۋاقىتلاردا باللارنىڭ ئاچچىقىدىن ئۆزلىرىنى تۇتالمىغان ھالەتلەردىمۇ ئۇلارغا مالاللىقنى بىلدۈرىدىغان ئاددى سۆزلەرنىمۇ قىلماسلىقنى تەۋسىيە قىلىدۇ. خوسۇسەن، ئاتا ـ ئانىلار قېرىپ قالغاندا، ئۇلارنىڭ كۆڭۈللىرى ئىنچىكە، گەپ كۆتىرەلمەيدىغان بولۇپ قالغاچقا، ئۇلارغا ئىنتايىن يۇمشاق ۋە سىلىق مۇئامىلىدە بولۇشنى ئالاھىدە تەۋسىيە قىلىدۇ. ئۇنىڭدىن كېيىن، باللار ئاتا ـ ئانىلارغا قوللىرىدىن كېلىدىغان پۈتۈن ياخشىلىقلارنى قىلغانىنىڭ سىرتىدا ئاللاھ تائالادىن ئۇلارغا مەرھەمەت ۋە رەھمەت تىلەشنى تەۋسىيە قىلىدۇ. ئەڭ ئاخىرىدا ئاللاھ تائالا ئۇلارنىڭ دىللىرىدىكى پۈتۈن ئويلىغانلىرىنى بىلىدىغانلىقىنى ۋە ئاتا ـ ئانىسىغا بولغان سەمىمى ئىخلاسى ۋە مۇھەببىتىگە قاراپ مۇكاپات بېرىدىغانلىقىنى بايان قىلىش بىلەن بۇ تەۋسىيەلەرنى تاماملايدۇ.

ئاللاھ تائالا ئاتا ـ ئانا ھەققىدە تەۋسىيە قىلىپ يەنە مۇنداق دەيدۇ: «ئىنساننى ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق، ئانىسى ئۇنى (قورسىقىدا) ئۈستى ـ ئۈستىگە ئاجىزلىق بىلەن كۆتۈردى، ئىككى يىلدا ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىدى، (ئى ئىنسان !) ماڭا ۋە ئاتا ـ ئاناڭغا شۈكۈر قىلغىن، ئاخىرى قايتىدىغان جاي مېنىڭ دەرگاھىمدۇر.» (لوقمان سۈرىسى 14 ـ ئايەت)

**1229ـسۇئال: ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتىكى ساۋابى**

ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ناھايىتى مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگە ئىكەنلىكىدە، ھېچ شۈبھە يوقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتاـ ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىدىغان مۇسۇلمان پەرزەنتلىرىنىڭ ھاياتىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقىنى ناھايىتى ئېنىق مەلۇماتلار بىلەن بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىدى. مۇسۇلمان پەرزەنتلىرىنىڭ ھاياتىنىڭ ياخشى بولۇشى بولسا، پۈتكۈل جەمئىيەتكە قارىتا زور تەسىرگە ئىگىدۇر. شۇنداقلا، جەمئىيەتنىڭ ياخشىلىنىشىغا سەۋەب بولىدىغان مۇھىم ئامىللارنىڭ بىرىدۇر. ئاتاـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش ھەرگىزمۇ بىر ئىنساننىڭ ياخشىلىق قىلىشنى خالىسا قىلىدىغان ياخشىلىقلىرىدىن بولماستىن، بەلكى شۇ ئىنسانغا ئۇنىڭ

قىلىشى ئاللاھ تەرىپىدىن يۈكلەنگەن ياخشىلىقتۇر.

ئىمام ئەھمەد ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ھەر قانداق كىشىنى ئۆمرىنىڭ ئۇزۇن، رىزقىنىڭ زىيادە بولۇشى خۇش قىلسا، ئۇ ئاتا ـ ئانىسىغا ياخشىلىق قىلسۇن ۋە سىلە رەھىم قىلسۇن.

ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ ئاخىرەتتىكى پايدىسىنى ئىككى نوقتىغا يىغىشقا بولىدۇ.

1 ـ دۇنيادىكى گۇناھلىرىغا كەففارەت بولىدۇ.

2ـ جەننەتكە كىرىشكە سەۋەب بولىدۇ.

ئەبۇ دەردا رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، بىر ئادەم ئۇنىڭ قېشىغا كېلىپ: مېنىڭ بىر ئايالىم بار، بىراق ئانام مېنىڭ ئۇنى قويۇۋېتىشىمنى تەلەپ قىلدى، دېگەندى، ئەبۇ دەردا: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ئاتا ـ ئانىغا ئىتائەت قىلىش ئىنسانىنى جەننەتكە ئېلىپ كىرىدىغان دەرۋازىلارنىڭ (سەۋەبلەرنىڭ) ئەڭ ئەۋزىلىدۇر. شۇڭا خالىساڭ، ئۇ دەرۋازىنى بۇزىۋەتكىن. خالىساڭ، ئۇنى مەھكەم ساقلىغىن دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم، دېدى. (تىرمىزى: 1900)

**1230ـسوئال: ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى پەرز كۆپايە ئىبادەتلەرنىڭمۇ ئالدىغا قويۇش**

ھەر بىر مۇسۇلمان ئۈچۈن ئاتاـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش پەرزدۇر. بۇ پەرز بىلەن ئاللاھ پەرز قىلغان باشقا پەرزلەر تەڭ بولالايدۇ. يەنى پەرز ناماز، رامىزاننىڭ روزىسى، ز اكات ۋە دىندا قىلىش مۇھىم دەپ بەلگىلەنگەن ئەمەللەر ۋە پەرز ئەين قاتارىدىكى جىھاد قىلىش قاتارلىقلار ئاتاـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشتىن ئىبارەت پەرز ئەمەلگە تەڭ بولالايدۇ. پەرزەنت بولغۇچى بۇ ئەمەللەرنى ئادا قىلىشقا ئىمكانىنىڭ يېتىشىچە تىرىشچانلىق كۆرسىتىدۇ. ئەگەر بۇ پەرزلەرنى ئادا قىلغاندا ئىككى پەرزدىن بىرىنى ئاۋۋال ئادا قىلىشقا توغرا كەلسە، ھەتتا پەرز ئەيىننىڭ ئالدىغا ئاتاـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى قويىدۇ.

1ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى ئاللاھ يولىدا جىھاد قىلىشنىڭ ئالدىغا قويۇش.

ئاللاھ تائالانىڭ دىنىنى ھىمايە قىلىش يولىدا جىھاد قىلىش ئىسلامدىكى ھەرقانداق ئىبادەتلەردىن ئۇلۇغ ۋە شەرەپلىكتۇر. جىھادتا شېھىت بولغان شېھىتلارنىڭ ھېسابسىز، سوئالسىز، ئۇدۇل جەننەتكە كىرىدىغانلىقى ھەققىدە كەلگەن ھەدىسلارمۇ كۆپ. ئەمما ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش جىھاد قىلىشتىن ئەۋزەلدۇر. شۇنىڭدىن كۆرۈشكە بولىدۇكى، ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ ئىسلام دىنى نەزەرىدە نەقەدەر ئۇلۇغ ئىبادەت ئىكەنلىكى شەكسىز ھەقىقەتتۇر.

ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن: الله تائالا قايسى ئەمەلنى ئەڭ ياخشى كۆرىدۇ؟ دەپ سورىغان ئىدىم، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۆز ۋاقتىدا ئوقۇلغان نامازنى ئەڭ ياخشى كۆرىدۇ، دېدى. ئۇندىن كېيىن قايسى ئەمەلنى؟ دەپ سورىسام: ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى، دېدى. ئاندىن كېيىنچۇ؟ دېسەم: الله يولىدا جىھاد قىلىشنى، دېدى. ئەگەر مەن داۋاملىق سورىغان بولسام، يەنە بىر قانچىنى دەپ بېرىشى مۇمكىن ئىدى. لېكىن مەن كۆپ سورىمىدىم. (بۇخارى: 527)

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ

ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، جىهادقا چىقىش ئۈچۈن ئىجازەت سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ئاتا ـ ئاناڭ هاياتمۇ؟ دەپ سورىدى، ئۇ ئادەم: هەئە، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ئۇنداقتا، سەن ئۇلارنىڭ ئۆيىدە قېلىپ، ئۇ ئىككىسىنىڭ هالىدىن خەۋەر ئالغىن! دېدى. (بۇخارى: 3004)

مۇئاۋىيە ئىبنى جاهىمە مۇنداق دەيدۇ: ئاتام جاهىمە پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا بېرىپ: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! مەن جىهادقا چىقىشنى خالايمەن. شۇڭا سەندىن مەسلىهەت سورىغىلى كەلدىم، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ئاناڭ هاياتمۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: هەئە، دەپ جاۋاب بەرگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: ئۇنداق بولسا، ئۇنىڭ خىزمىتىدىن ئايرىلمىغىن ! چۈنكى جەننەت ئانىنىڭ ئىككى قەدىمى ئاستىدا، دېدى. (نەسائى: 3104)

2ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى ئايالى ۋە دوستلىرىغا ياخشىلىق قىلىشنىڭ ئالدىغا قويۇش. ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مېنىڭ بىر ئايالىم بار ئىدى، مەن ئۇنى ياخشى كۆرەتتىم. بىراق ئاتام ئۇنى ياقتۇرمىغاچقا، قويۇۋېتىشكە بۇيرۇدى. مەن ئۇنىمىدىم ۋە بۇ ئەهۋالنى پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمگە ئېيتقانىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ئى ئابدۇللاھ! ئايالىڭنى قويۇۋەتكىن! دېدى. (تىرمىزى: 1189)

3ـئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى هەج قىلىشنىڭ ئورنىغا قويۇش.

ئەبۇ هۇرەيرە رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: ئىسلاهاتچى (يەنى هەممىشە ياخشى ئىش قىلغۇچى) قۇلغا ئىككى هەسسە ئەجىر بېرىلىدۇ دېگەن. ئەبۇ هۇرەيرەنىڭ جېنى ئىلكىدە بولغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله يولىدا جىهاد قىلىش، هەج قىلىش ۋە ئانامغا ياخشىلىق قىلىش مەسئۇلىيەتلىرىم بولمىسا ئىدى، قۇل هالەتتە ئۆلۈپ كېتىشنى ئارزۇ قىلاتتىم. (مۇسلىم: 1665)

4ـئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنى زىيارەت قىلىشنىڭ ئالدىغا قويۇش. ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىش بىلەن مەشغۇل بولغانلىقىنىڭ پەزلى بىلەن پۈتۈن ساهەلەردە ئالدىدا بولۇشتەك شەرەپكە ئېرىشكەن، ئانىسى ئۇنىڭغا موهتاج بولغانلىقى ئۈچۈن هەتتا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنى بىرەر قېتىم بولسىمۇ زىيارەت قىلىپ كۆرۈپ كېلىشكە بارالمىغان ئۇۋەيس ئەلقەرەنىي دېگەن كىشىنىڭ قىسسىسى بۇنىڭ ئەڭ نەمۇنىلىك ۋە ئەڭ چىرايلىق مىسالىدۇر.

5 ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى پەرزەنتلىرىگە بولغان مۇهەببىتىنىڭ ئالدىغا قويۇش. ئۈيقۇغا كەتكەن ئاتاـئانىسىنى ئويغۇتۇشقا كۆزى قىيماي سۈتنى بىر كېچە ئۇلارنىڭ بېشىدا تۇتۇپ ئولتۇرغان يىگىتنىڭ هېكايىسى بۇنىڭ مىسالىدۇ.

6ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى نەپلە ئىبادەتلەرنىڭ ئالدىغا قويۇش. جۇرەيجنىڭ قىسسى بۇنىڭ ياخشى مىسالىدۇر.

7ـ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى ئاللاھ يولىدا هىجرەت قىلىشتىن ئەۋزەل ئورۇنغا قويۇش.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئەمر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: مەن هىجرەت قىلىش ئۈچۈن ساڭا بەيئەت قىلغىلى كەلدىم، بىراق ئاتا ـ ئانام يىغا زارە قىلىشىپ قالدى، دېگەنىدى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ئۇنداق بولسا، ئۇلارنىڭ قېشىغا قايتىپ بېرىپ، ئۇلارنى خۇددى يىغلاتقىنىڭغا ئوخشاش كۈلدۈرگىن!

دېدى. (نەسائى: 4163)

## 1231ـ سوئال: ئاللاھقا ئاسىي بولىدىغان ئىشلاردا ئاتا ـ ئانىغا ئىتائەت قىلماسلىق، ئەمما ئۇ ئىككىسىگە ياخشىلىق قىلىشنى توختاتماسلىق

ئىسلام دىنى ئاتا ـ ئانىلارنىڭ قەدرىنى شۇنچىلىك كۆتىرىپ، ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى شۇنچىلىك قەدىرلەيدۇكى، ھەتتا ئۇلار كاپىر، مۇشرىك بولغان تەقدىردىمۇ، بالىلارنىڭ ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشنى تەۋسىيە قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: « ئەگەر ئاتا ـ ئاناڭ سېنى سەن بىلمەيدىغان نەرسىنى ماڭا شېرىك كەلتۈرۈشكە زورلىسا، ئۇلارغا ئىتائەت قىلمىغىن، ئۇلارغا دۇنيادا ياخشى مۇئامىلىدە بولغىن (يەنى دىنىڭغا زىيان يەتمەيدىغان ئاساستا ياخشىلىق قىلغىن)، ماڭا تائەت بىلەن قايتقان ئادەمنىڭ يولىغا ئەگەشكىن، ئاندىن مېنىڭ دەرگاھىمغا قايتىسىلەر، سىلەرگە قىلمىشىڭلارنى ئېيتىپ بېرىمەن.» (لۇقمان سۈرىسى 15 ـ ئايەت)

شۇنىڭ ئۈچۈن بىراۋنىڭ ئاتا ـ ئانىسى ئەگەر كاپىر بولغان تەقدىردىمۇ، ـ ئاللاھقا ئاسىيلىق بولمايدىغان بارلىق ئىشلاردا ــ ئۇلارغا ئىتائەت قىلىشى، خىزمەتلىرىنى قىلىشى ۋە ئۇلارنى ھۆرمەتلىشى ئىسلام شەرىئىتىدە بۇيرۇلغان قەرزدۇر.

ئاتا- ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى بۇيرۇغان زات ئاللاھتۇر، ئەگەر بەزى ئاتا- ئانىلار بۇ بۇيرۇقتىن پايدىلىنىشنى پۇرسەت دەپ بىلىپ ئاللاھ بۇيرىمىغان ئىشلارغىمۇ بالىلىرىنى مەجبۇرىي يۇسۇندا بۇيرۇسا، بۇنداق ئەھۋالدا ئاتا ـ ئانىغا بويسۇنماسلىق ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا گۇناھ ئەمەستۇر. چۈنكى ئاللاھ مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھقا ئاسىي بولىدىغان ئىشلاردا ئاتا- ئانىغا بويسۇنماسلىققا بۇيرىدى. بۇ ئاللاھنىڭ ئۇلارغا بەرگەن رەھمىتى ۋە ياخشىلىقىدۇر. ناۋادا بۇ خىل ئاگاھلاندۇرۇشقىمۇ پەرۋا قىلماي ئۆز خاھىشلىرىدا مەھكەم تۇرسا بالا بولغۇچى بۇ گۇناھ ئىشنى قىلماسلىق بىلەن يەنە ئۇلارغا قارىتا قىلىپ كېلىۋاتقان باشقا ساۋابلىق ئىشلارنىڭ ھەرقاندىقىنى قىلسا بولىدۇ. ئاتا- ئانىلار بەزى ئىشلاردا شەرىئەتنىڭ چۆكمىگە خىلاپ ئىشلارنى قىلسىمۇ ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىشنى بۇيرۇش ئىسلام ئەخلاقىدۇر. لېكىن پەرزەنت بولغۇچى ئەقىدىگە ھاقارەت ۋە تەنە قىلىش ياكى ئۇنىڭ ئېتىبارىنى چۈشۈرۈش، بىر بەندىنى مۇسۇلمان ياكى ئەمەسلىكىنى ئايرىيدىغان ئىشلاردا ئۇلارغا بويسۇنسا بولمايدۇ، بۇنىڭدىن باشقا يەنە ھارام ۋە مەكرۇھ تەھرىمگە ئوخشاش گۇناھ بولىدىغان ئىشلاردىمۇ ئاتا ـ ئانىغا بويسۇنۇلمايدۇ. ئۇلارغا ئاللاھنىڭ شەرىئىتىنى، بۇ ئىشلاردىكى ھۆكمىنى يۇمشاق تىل، خۇش مۇئامىلە ۋە ھېكمەتلىك يول بىلەن يەتكۈزۈش كېرەك. ئەكسىچە بۇ ئىشلاردا ئۇلارغا قوپال، قاتتىق قول، ئېغىر كېلىدىغان سۆز قوللىنىلسا بولمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ: «ئىنسانغا بويسۇنۇش پەقەت ئاللاھقا ئاسىي بولمايدىغان ئىشلاردىلا توغرا بولىدۇ، پەقەت ياخشىلىققا بۇيرۇلغاندا بويسۇنۇشقا بولىدۇ.» دېگەن سۆزى، بىزنىڭ بۇ نۇقتىنى ئايدىڭلاشتۇرۇۋېلىشىمىزغا يېتەرلىك دەلىلدۇر.

مۇسۇلمان پەرزەنتلەر ئاتا- ئانىسىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى ئۈچۈن ئۇلارغا قارىتا ھۆرمەت، مېھرى- شەپقەت بىلەن، ئىللىق مۇئامىلە ۋە چىرايلىق سۆزلەر بىلەن دەۋەت ئېلىپ بېرىشى لازىم. بۇنداق قىلغاندا ئاتا- ئانىلار پەرزەنتلەردە كۆرۈلگەن بۇ ئېسىل مۇئامىلىدىن تەسىرلىنىدۇ، ئۇلاردىكى ئىسلامىي ئەخلاقتىن تەسىرلىنىدۇ ـ دە، ئىسلامغا بولغان ھېرىسمەنلىكى ئارتىدۇ، مانا بۇ ئاتا ـ ئانىلارنى ئىسلامغا دەۋەت قىلىشنىڭ ھېكمەتلىك يولى.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئانام مۇشرىك ئىدى. مەن ئۇنى

ئىسلامغا دەۋەت قىلاتتىم. بىر كۈنى يەنە دەۋەت قىلغىنىدىم، ئۇ، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەققىدە ھاقارەتلىك سۆزلەرنى قىلدى. مەن يىغلىغان پېتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا بېرىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! بۇگۈنمۇ ئانامنى ئىسلامغا دەۋەت قىلغىنىدىم، سېنى ھاقارەتلەيدىغان سۆزلەرنى قىلدى. ئەبۇ ھۇرەيرەنىڭ ئانىسىنىڭ ھىدايىتىگە دۇئا قىلىپ قويساڭ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى اللە! ئەبۇ ھۇرەيرەنىڭ ئانىسىغا ھىدايەت ئاتا قىلغىن! دەپ دۇئا قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دۇئاسى بىلەن خۇشخەۋەر ئۈمىد قىلغان ھالدا ئۆيگە قايتتىم. ئىشىك تاقاق ئىدى. ئانام ئاياق ئاۋازىمنى ئاڭلاپ: ئى ئەبۇ ھۇرەيرە! بىر ئاز ساقلاپ تۇرغىن! دېدى. ئانام يۇيۇنۇپ، كىيىملىرىنى كىيىپ، بېشىغا ياغلىق ئارتىپ چىقتى ۋە: ئى ئەبۇ ھۇرەيرە ! مەن بىر اللەتىن باشقا ئىلاھنىڭ بەرھەق يوقلۇقىغا ۋە مۇھەممەدنىڭ اللە تائالانىڭ بەندىسى ۋە ھەقىقىي پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىگە گۇۋاھلىق بېرىمەن، دېدى. مەن خۇشاللىقتىن يىغلىغان ھالدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا باردىم ۋە: ئى رەسۇلۇللاھ! خۇشخەۋەر، اللە دۇئايىڭنى ئىجابەت قىلىپ، ئەبۇ ھۇرەيرەنىڭ ئانىسىنى ھىدايەت قىلدى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام اللەقا ھەمدۇ سانا ئېيتتى ۋە: ياخشى بوپتۇ، دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! مۇئمىن بەندىلەرنىڭ مېنى ۋە ئانامنى قىزغىن سۆيۈشىگە، بىزنىڭمۇ ئۇلارنى قىزغىن سۆيۈشىمىزگە دۇئا قىلساڭ، دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئى اللە! مۇئمىن بەندىلىرىڭگە ئەبۇ ھۇرەيرە ۋە ئانىسىنى قىزغىن سۆيدۈرگىن. ئۇلارغىمۇ مۇئمىن بەندىلىرىڭنى قىزغىن سۆيدۈرگىن ! دەپ دۇئا قىلدى. شۇڭا مېنى كۆرگەن ياكى ئاڭلىغان ھەرقانداق مۇئمىن كىشى مېنى قىزغىن دوست تۇتاتتى. (مۇسلىم: 2491)

ئەبۇبەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەككە فەتھى بولغاندا ئاتىسىنىڭ مۇسۇلمان بولۇشىنى ئۈمىد قىلىپ، ئۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا ئالدىراشلىق بىلەن ئېلىپ باردۇ، بۇ چاغدا ھەققەتەن ئۇنىڭ تىلىكى ئەمەلگە ئاشقان ئىدى.

**1232-سۇئال: ئىنسانلار ئىچىدە ھەمسۆھبەت بولۇشقا ئەڭ لايىق كىشىلەر ئاتا - ئانىدۇر**

نۇرغۇنلىغان كىشىلەر ھاياتتا دوست ۋە ھەمسۆھبەت تۇتۇشتا خاتالىشىدۇ، ئۇلار ۋاپادار ۋە ئىخلاسمەن دوست تاپالماي ئۇلارنى ئىزدەشكە ناھايىتى بەك كۆپ كۈچ سەرپ قىلىشىدۇ، ئۇلار ئۇزۇن مۇددەت كۈچ ۋە ئەقىل ئەقىدە سەرپ قىلىپ تاپقان دوستلىرى ياكى ئۇلارغا ئىشىنىپ، ئۇلار ئۇچۇن ساداقەتمەنلىك كۆرسەتكەن دوستلىرىنىڭ كۆنلەرنىڭ بىرىدە ئۇلارنىڭ تەسەۋۋۇرىدىكىدەك ئۇنچىۋالا سادىق دوستلاردىن ياكى ئىشەنچلىك، ۋاپادار دوستلاردىن ئەمەسلىكىنى سېزىدۇ، بۇنىڭ ئۇچۇن ئۇلارغا قىلغان ئەقىدىسىگە ئېچىنىپ ھەسرەتلىنىدۇ، ئۈمىدسىزلىنىدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىگە رەھمەت قىلىش يۈزىسىدىن ئەۋەتكەن ئەلچىسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىلىرىنىڭ بۇ تەرەپتىكى ئاجىزلىقى ۋە موھتاج بولىدىغانلىقىنى بىلىدىغان، ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا كۆرسەتكەن بۇ تەرەپتىكى مېھرىبانلىقىنى، ئىنساننىڭ ھەمسۆھبەت بولۇشقا ئەرزىيدىغان ھەقىقىي دوستىنىڭ ئاتا- ئانا ئىكەنلىكىنى تۆۋەندىكى سۆزلىرى بىلەن مۇنداق يەتكۈزدى.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئىنسانلار ئىچىدىن كىم مېنىڭ ياخشى مۇئامىلە قىلىشىمغا ئەڭ ھەقلىق؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم:

ئاناڭ، دەپ جاۋاب بەردى. ئاندىن قالسا كىم؟ يەنە ئاناڭ. ئاندىن قالسا كىم؟ يەنە ئاناڭ. ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىغانىدى: ئاندىن قالسا داداڭ، دېدى. (بۇخارى: 5971)

بەزىلەر هاياتتا بەلكىم مەن دوستقا ياكى سۆهبەتداشقا موهتاج ئەمەسمەن ! دېيىشى مۇمكىن، بۇنىڭغا بېرىلىدىغان جاۋاب مەيلى سىز بېھاجەت بولۇڭ ياكى بولماڭ، بۇ سىزنىڭ ئىشىڭىز، بىراق شۇنى ئۇنۇتماڭكى، سىزنىڭ ئاتا- ئانىڭىز ئۆزلىرىنىڭ هاياتىغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلىرىدە، ئائىلىدىكى باشقا قېرىنداشلىرىڭىزنىڭ تۇرمۇش ئېھتىياجىغا ئائىت ئىشلاردا سىز بىلەن مەسلىھەتلىشىشكە، ھەمسۆھبەت بولۇشقا، پىكىر ئالماشتۇرۇشقا موھتاجدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىقى هۆكۈم خاراكتېرلىك جاۋابى ئىنساننىڭ ئاتا ـ ئانىغا ھەمسۆھبەت بولۇشقا ھامىنى موهتاج بولىدىغانلىقىغا بېرىلگەن بېشارەتتۇر.

## 1233ـسۇئال: ئانىغا ياخشىلىق قىلىش بىلەن ئاتىغا ياخشىلىق قىلىش بىرلا ۋاقىتتا توغرا كېلىپ قالغاندا، ئانىغا ياخشىلىق قىلىشنى ئالدىغا قويۇش

ئانىلارنىڭ بالىلار ئۈستىدىكى ھەقلىرى ئاتىنىڭ ھەقلىرىدىن كۆپتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئانىلارنىڭ ھەقلىرى ئۇلارنى ئادا قىلىش جەھەتتە، ئاتىلارنىڭ ھەقلىرىدىن ئەۋزەل ۋە ئاۋۋالقى ئورۇندا تۇرۇشقا تېگىشلىك. چۈنكى ئانىنىڭ بالىسىنى قورسىقىدا كۆتىرىپ، تۇغۇپ، ئېمىتىپ، چوڭ قىلىپ قاتارغا قوشۇش جەريانىدا چەككەن جاپا ـ مۇشەققەتلىرى، ئاتىنىڭ ئائىلىنىڭ كەملىرىنى بار قىلىپ، ئۇنىڭ ئېھتىياجلىرىدىن چىقىش يولىدا چەككەن مېھنەتلىرىدىن ئەلۋەتتە ئېغىر ۋە كۆپتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىسلام دىنى ئانىلارنىڭ بالا تۇغۇپ چوڭ قىلىش يولىدىكى مېھنەتلىرىنى ئالاھىدە قەدىرلەپ، ئۇلارنىڭ ھەقلىرىنى ئاتىلارنىڭ ھەقلىرىدىن ئاۋۋالقى ئورۇندا قويىدى ۋە پەرزەنتلەرنىڭ بۇ ھەقلەرنى ئۆز يولىدا، تولۇق ئورۇنلىشىنى تەۋسىيە قىلدى.

بەهز ئىبنى ھەكىمنىڭ چوڭ دادىسى مۇنداق دەيدۇ: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! ئالدى بىلەن كىمگە ياخشىلىق قىلىمەن؟ دەپ سورىغانىدىم، ئاناڭغا، دېدى. ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىغانىدىم، يەنە: ئاناڭغا، دېدى. ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىدىم، يەنە: ئاناڭغا، دېدى. تۆتىنچى قېتىم: ئاندىن قالسىچۇ؟ دەپ سورىسام: ئاندىن قالسا، داداڭغا ياخشىلىق قىلغىن ! ئاندىن كېيىن تۇغقانلارغا يېقىنلىق دەرىجىسى بويىچە ياخشىلىق قىلساڭ بولىدۇ، دېدى. (تىرمىزى: 1897)

هافىز ئىبنى ھەجەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يۇقىرىدىكى ئارقا- ئارقىدىن ئۈچ قېتىم ئانىغا ئىشارەت قىلغان ھەدىسىنى شەرھلەپ مۇنداق دېدى: «ئىبنى بەتتال، بۇ ھەقتە ئاتىغا نىسبەتەن ئېيتقاند ا، ئانىغا ئۈچ ھەسسە ئارتۇق ياخشىلىق قىلىش كېرەك، چۈنكى، ئانا قورساق كۆتۈرۈش، تۇغۇتتا قىينىلىش ۋە كىچىك ۋاقتىدىن تارتىپ جاپاسىنى تارتىپ بۇ جاپالار ئۈستىدىن غالىپ كەلگەندىن كېيىن، ئاندىن ئاتا بالىنى بېقىشتا، تەربىيىلەشتە ئانىغا شېرىك بولىدۇ، دېگەنلەرنى بايان قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە ئىشارەت قىلىپ مۇنداق دەيدۇ : «ئىنساننى ئاتا- ئانىسىغا ياخشىلىق قىلىشقا بۇيرۇدۇق. ئانىسى ئۇنى (قورسىقىد ا) ئۇستى ـ ئۈستىگە ئاجىزلىق بىلەن كۆتۈردى. ئىككى يىلدا ئۇنى ئەمچەكتىن ئايرىدى. (ئى ئىنسان !) ماڭا ۋە ئاتا- ئاناڭغا شۈكۈر قىلغىن، ئاخىر قايتىدىغان جاي مېنىڭ دەرگاھىمدۇر.» (سۈرە لوقمان 14ـئايەت)

ئېمام قۇرتۇبى، بۇ ھەدىستە كۆزدە تۇتۇلغان مەقسەت شۇكى، ئانا بولغۇچى بالىسىدىن كۆپرەك ياخشىلىققا ئىگە بولۇشقا ھەقلىقتۇر، ناۋادا ئاتىغا ياخشىلىق قىلىش بىلەن ئانىغا ياخشىلىق قىلىش تەڭ ئورۇنغا كېلىپ قالغاندا ئانىغا ئاۋۋال ياخشىلىق قىلىشقا ئىشارەتتۇر، دەيدۇ.

## 1234-سوئال: سەن ۋە مېلىڭ ئاتاڭغا تەئەللۇقتۇر

ئەمر ئىبنى شۇئەيبىنىڭ چوڭ دادىسى مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى اللەنىڭ رەسۇلى ! مېنىڭ ئازدۇر كۆپتۇر مال مۈلكۈم ۋە پەرزەنتلىرىم بار. ئاتام مېنىڭ مېلىمغا موهتاج. قانداق قىلسام بولىدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: سەن ۋە مال مۈلكۈڭ ئاتاڭنىڭدۇر. پەرزەنتلىرىڭلار سىلەرنىڭ ئەڭ پاك مېلىڭلاردۇر. شۇڭا پەرزەنتلىرىڭلارنىڭ تاپقان مال مۈلكىدىن يەڭلار! دەپ جاۋاب بەردى. (ئەبۇ داۋۇت: 3530)

ئىمام قۇرتۇبى جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن بىر ئوغۇل بىلەن ئۇنىڭ بىر ياشىنىپ قالغان دادىسى ئوتتۇرىسىدىكى مۇند اق بىر ۋەقەلىكنى بايان قىلىدۇ. بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا منىڭ قېشىغا كېلىپ —ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! ئاتام مېنىڭ مېلىمنى ئېلىۋالدى، —دېدى. —سەن ئاتاڭنى ئېلىپ كەل ! دېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام. ئاندىن جىبرىئىل ئەلەيھىسسالام كېلىپ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا مغا —ئاللاھ ئەززەۋەجەللە ساڭا سالام يوللىدى ۋە ساڭا ئۇ قېرى ئادەم كەلسە، ئۇ ئادەمنىڭ كۆڭلىدە ھەتتا ئۆزىنىڭمۇ قۇلىقى ئاڭلىمىغان سۆزى بار دەيدۇ، —دېدى. ئۇ قېرى ئادەم كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام —ئوغلۇڭ نېمە دەپ شىكايەت قىلىدۇ؟ سەن راستىنلا ئۇنىڭ مېلىنى ئېلىۋالماقچى بولدۇڭمۇ؟ —دەپ سورىدى.
—ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ! سەن ئۇنىڭ ئۆزىدىن سوراپ باق، ئۇ پەقەت ئاتىسىنىڭ ھەمشىرىلىرىنىڭ بىرىگە ياكى ئانىسىنىڭ ھەمشىرىلىنىڭ بىرىگە ياكى ماڭا ئاتا قىلىدىغىنى ئەمەسمۇ؟ —دېدى ئۇ قېرى ئادەم. —ھەئە،... بۇنى بولدى قىلايلى، سەن بىزگە ھەتتا ئۆزەڭنىڭمۇ قۇلىقىڭ ئاڭلىمىغان ئىچىڭدىكى سۆزۈڭنى دەپ بەرگىن، —دېدى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام. — ئاللاھ بىلەن قەسەمكى، ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى! ئاللاھ بىزنىڭ ساڭا بولغان ئىشەنچىمىزنى تېخىمۇ زىيادە قىلسۇنكى، مەن ھەتتا ئۆزەمنىڭ قۇلىقىمۇ ئاڭلىمىغان بىر سۆزلەرنى ئىچىمدە دېگەن ئىدىم. —قېنى سەن سۆزلە، مەن ئاڭلايمەن. ئۇ قېرى ئادەم تۆۋەندىكى بېيىتلەرنى ئېيتتى:

ياشلىقىڭدىمۇ بولدۇم پەرۋىشكار، بوۋاقلىقىڭدىن مەن ئىدىم باققان،
يۈك بولدۇم ئەجەپ ئاقارغاندا ساچ، ئالغۇر ئىدىڭغۇ ئاجايىپ چاققان؟
گويا سەن ئىلتىپات ساھىبى ماڭا، ئەجرىمگە تامام يۇمدۇڭ كۆزۈڭنى،
مانا يېقىنلاپ كەلمەكتە ئەجەل، ئۈمىدلىرىمنى قىلدىڭ سەن خازان.
ئاتا ھەققىنى ئۇنۇتتۇڭ پۈتۈن، بولدۇم ئەمدى قوشنا —ھەمدەمىڭ،
مۈلكۈم ئىدىڭ، ئۇنۇتتۇڭ ۋە مەن بولدۇم ساڭا ئوشۇق يۈك، ئالۋان!

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ بېيىتلەرنى ئاڭلاپ بولغاندىن كېيىن، ئۇ ئوغۇلنى ياقىسىدىن تۇتۇپ —سەن ۋە سېنىڭ مېلىڭ ئاتاڭنىڭدۇر، —دېدى.

شۇنىڭدەك يەنە ئاتا- ئانىلار باللىرىدىن بىرەرسىگە نېمە بەرگەن بولسا، ئۇنى قايتۇرۇۋېلىش ھوقۇقىغا ئىگە. تۆۋەندىكى ھەدىس بۇنىڭغا دەلىل بولالايدۇ.

ئىمام تىرمىزى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغە مبەر ئەلەيھىسسالا منىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ. «كىمكى بىر كىشىگە بىرەر نەرسە ھەدىيە قىلغان بولسا، ئۇنى قايتۇرۇۋېلىشى ھالال بولمايدۇ، پەقەت ئاتا بالىسىغا ھەدىيە قىلغان نەرسىسىنى قايتۇرۇۋالالايدۇ.»

(بۇ ھەدىسنى ئىبنى ماجە، بەيھەقى، نەسەئى ۋە ئىمام ئەھمەدمۇ رىۋايەت قىلغان.)

## 1235-سۇئال: ئاتا - ئانا ھەرقانداق بىر مالدا قەرزدار بولۇپ قالسا، ئۇلارنى قەرزدىن قۇتۇلدۇرۇش

بۇ ياخشىلىق ئاتا- ئانىغا قىلىنغان ياخشىلىقلارنىڭ ئەڭ كاتىسىدىندۇر. قەدىمكى دەۋرلەردە ئوغۇلنىڭ قولىدا مال مۈلۈك بار بولغان ھەم ئۆزى ھۆر ئادەم بولغان ئەھۋالد ا، ئاتا - ئانىسى قۇل ۋە قۇللۇقتىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن پۇل - مالغا موھتاج بولۇپ قالىدىغان ئەھۋاللار دائىم ئۇچراپ تۇراتتى. ھازىرقى دەۋرلەردە بولسا، ئاتا- ئانا مەلۇم سەۋەبلەر بىلەن كۆپلىگەن قەرزلەرگە بۇغۇلۇپ قالىدىغان ھادىسلەر بولۇپ تۇرىدۇ، بۇنداق ئەھۋاللاردا ئاتا قۇل بولۇپ قالغاندا، قانداق قىلىشىمىز توغرۇلۇق پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ناھايىتى ياخشى كۆرسەتمە بەرگەن. ناۋادا ئاتا- ئانا قەرز ياكى باشقا سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن تۈرمىگە كىرىپ قالغاندىمۇ، بالا پۈتۈن مال - مۈلكىنى سەرپ قىلىپ بولسىمۇ، ئۇنى قۇتۇلدۇرۇپ چىقىشى لازىم. يۇقىرىدا كەلگەن، «سەن ۋە سېنىڭ مىلىڭ ئاتاڭغا تەئەللۇقتۇر.» دېگەن ھەدىس بۇنىڭغا ئىشارەت قىلىدۇ.

## 1236-سۇئال: ئاتا - ئانا ۋە پەرزەنتلەرنىڭ بىر بىرىگە دۇئا قىلىشى

دۇئا قىلىش، ياخشىلىق قىلىشنىڭ ئاساسلىرىدىن بىرىدۇر. ئۇ، دۇئا قىلغۇچىنىڭ ئۆزى دۇئا قىلغان قارشى تەرەپكە ئىپادىلىگەن ياخشى كۆرىشىنىڭ تاشقى ئىپادىسىدۇر، شۇنداقلا دۇئا قىلغۇچىنىڭ كۆڭۈل ياخشىلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر. مۇھەببەت بىلەن تولغان يۈرەك ھەمىشە دۇئا قىلىشقا ھېرىسمەن بولىدۇ، تىل دىلغا تەرجىمان بولىدۇ، ئاتا- ئانا بىلەن پەرزەنتلەر ئوتتۇرىسىدىكى قەلب مۇھەببىتى ئاشقانسېرى، ئۇلار ئوتتۇرىسىدىكى دۇئامۇ كۆپ بولىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇنداق ئۈچ كىشىنىڭ دۇئاسى شەكسىز ئىجابەت بولىدۇ: مەزلۇمنىڭ دۇئاسى، مۇساپىرنىڭ دۇئاسى، دادىنىڭ بالىغا قىلغان بەددۇئاسى. (تىرمىزى: 1905)

ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەسەن، ھۈسەين، ئەلى ۋە فاتىمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملارنىڭ ئۈستىگە بىر يېپىنچىنى يېپىپ: ئى رەببىم! بۇلار مېنىڭ ئەھلى بەيتىمدۇر، خاس كىشىلىرىمدۇر. ئۇلارنى گۇناھتىن يىراق قىلغىن ۋە تامامەن پاكلىغىن! دېدى. (شۇ چاغدا) ئۇممۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھا: ئى رەسۇلۇللاھ! مەنمۇ ئۇلار بىلەن بىرگىمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭ سۆزىگە جاۋابەن: ئى ئۇممۇ سەلەمە! سەن ياخشىلىق ئۈستىدە، دېدى. (تىرمىزى: 3871)

## 1237-سۇئال: ئاتا - ئانىسىنىڭ تىللىنىشىغا سەۋەبچى بولماسلىق

ئاتا- ئانىلارنىڭ نامىغا داغ تەككۈزىدىغان بىر ئىشلارنى قىلغانلىقىڭ سەۋەبىدىن ئۇلارنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرىدىغان، بۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئۆز - ئۆزىنى تىللىشىغا سەۋەبچى بولىدىغان، ياكى سەن بىراۋلارغا يامانلىق قىلىپ سالغانلىقىڭ ئۈچۈن، ئۇلارنىڭ ئاتا- ئاناڭنى تىللىشىغا سەۋەبچى بولىدىغان ۋە ياكى سەن بىراۋلارنىڭ ئاچچىقىنى كەلتۈرۈپ ئۇلارنىڭ ئاتا- ئانىسىنى تىللاپ قويغاندىن كېيىن، ئۇلارنىڭ ئاچچىقلىنىپ، سېنىڭ ئاتا- ئاناڭنى تىللاپ سالىدىغان ھەرقانداق ئىشلاردىن ساقلىنىشىڭنىڭ ئۆزىمۇ ئاتا- ئانىغا قىلغان ياخشىلىقلارنىڭ قاتارىدىندۇر. قىسقىچە قىلىپ ئېيتقاند ا، مەيلى قانداق سەۋەب ۋە ئەھۋال بولۇشىدىن قەتئىي نەزەر، ئاتا- ئانىلارنىڭ بىرەر

تىل ـ ئاھانەتكە قىلىشىغا سەۋەبچى بولىدىغان ھەرقانداق بىر ئىش ياخشى ئەمەستۇر. ئاتا ـ ئانىنىڭ ئىسمىنىڭ يامان تىل بىلەن ئېغىزغا ئېلىنىپ قىلىنىشتىن ساقلىنىش ياخشىلىقنىڭ ئەڭ چوڭلىرىدىن ھېسابلىنىدۇ.

## 1238 ـ سوئال: ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىشنىڭ چوڭ گۇناھ ئىكەنلىكى ۋە ئۇنىڭغا دۇنيا ئاخىرەتتە جازا بېرىلىدىغانلىقى

پەرزەنتلەر تەربىيەدىن ئاتا ـ ئانىلارنىڭ كۆڭلىگە تېگىپ قويىدىغان ياكى ئۇلارنى رەنجىتىپ قويىدىغان ھەرقانداق سۆز ـ ھەرىكەتلەرنىڭ سادىر بولۇشى ئاتا ـ ئانىلارنى قاخشاتقانلىقتۇر.

ئالللاھقا ئاسىيلىق بولمايدىغان ھەرقانداق ئىشتا، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئاڭلاپ، ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش ئىنتايىن زۆرۈردۇر. شەرىئەت ئىستېمالى يويېچە ئېيتقاندا، پەرزدۇر. بۇنىڭغا ئاساسەن، ئاتا ـ ئانىلار ئېھتىياج ياكى زۆرۈرىيەت يۈزىسىدىن باللىرىنى نەپلى (ئىختىيارى) ياكى پەرز كىپايە بولغان ئەمەللەرنى تەرك ئېتىشكە زورلىغان ھالدىمۇ، ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش لازىم. ئەمما پەرز ئەيىن بولغان ئىشلارنى قىلىشتىن توسسا ياكى ھارام ئىشلارنى قىلىشقا زورلىسا، بۇ ۋاقىتتا ئاتا ـ ئانىلارغا بۇ ئىشلاردا ئىتائەت قىلماسلىق لازىم. ئاتا ـ ئانىلارنى قاخشىتىش ئەڭ چوڭ گۇناھى كەبىرىلەرنىڭ قاتارىدىندۇر. كىشى قانچىلىك ياخشى بولۇپ كېتىپ، ئالللاھقا شۇنچە سادىق بولسىمۇ، ئاتىسىنى ياكى ئانىسىنى قاخشاتقان ئىكەن، ئۇ، ھەرگىزمۇ ئالللاھ تائالانىڭ رەھمىتىگە ئېرىشەلمەيدۇ. يەنى جەننەتكە كىرەلمەيدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەلللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇرنى توپىغا مىلەنسۇن! بۇرنى توپىغا مىلەنسۇن ! بۇرنى توپىغا مىلەنسۇن! دېگەنىدى، بۇنى ئاڭلىغان ساھابىلار: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئۇ كىم؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەلللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئاتا ـ ئانىسىنىڭ بىرى ياكى ھەر ئىككىلىسى قېرىپ قالغاندا، (ئۇلار بىلەن) بىرگە ياشاپ تۇرۇپ (ئۇلارنىڭ خىزمىتىنى قىلمىغانلىقتىن) جەننەتكە كىرىشتىن مەھرۇم بولغان ئادەم، دەپ جاۋاب بەردى. (مۇسلىم: 2551)

ئەبۇ بەكرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۈچ قېتىم: مەن سىلەرگە چوڭ گۇناھلاردىن خەۋەر بېرەيمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ساھابىلار: ئى رەسۇلۇللاھ ! شۇنداق قىلغىن! دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: اللەقا شېرىك كەلتۈرۈش، ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىش، دېدى. ئاندىن يۆلىنىپ ئولتۇرغان يېرىدىن تىكلىنىپ: يالغان قەسەم قىلىش، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سۆزىنى قايتا ـ قايتا تەكرارلاۋەردى. ھەتتا بىز "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام توختاپ قالسىكەن "دەپ كەتتۇق. (بۇخارى: 2654)

ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەلللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: قىيامەت كۈنى، الله مۇنداق ئۈچ كىشىنىڭ يۈزىگە قارىمايدۇ: بىرىنچىسى، ئاتا ـ ئانىسىنىڭ قارغىشىنى ئالغان كىشى؛ ئىككىنچىسى، ئەر كىشىگە ئوخشىۋالغان ئايال؛ ئۈچىنچىسى، دۆيۈز (خوتۇنىنى كۈنلىمەيدىغان ئادەم) مۇنداق ئۈچ كىشى جەننەتكە كىرمەيدۇ: بىرىنچىسى، ئاتا ـ ئانىسىنىڭ قارغىشىنى ئالغان؛ ئىككىنچىسى، ھاراقكەش؛ ئۈچىنچىسى، بەرگىنىگە مىننەت قىلىدىغان كىشى. (نەسائى: 2562)

ئاتا ـ ئانىسىنى قاخشاتقانىنىڭ گۇناھى توغرۇلۇق كەلگەن ھەدىسلەر ناھايىتى كۆپتۇر. ئىسلام نەزەرىدە ئەڭ كەچۈرۈلمەس، ئېغىر گۇناھ شېرىك بولسا، شېرىكتىن كېيىنلا ئاتا ـ ئانىسىنى

قاخشتىشنىڭ گۇناھى كېلىدۇ. يەنى ئىماندىن كېيىنلا بۇيرۇلغان ئەڭ ئاۋۋالقى ئىش ـ ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمەستىن، ئۇنى بىر بىلىپ ئىبادەت قىلىش بولسا، ئۇنىڭدىن كېيىنلا بۇيرۇلغان تەكلىپ ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش دېگەنلىكتۇر. ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش نەقەدەر ئۇلۇغ ئىبادەت سانالسا، ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىشمۇ شۇنچىلىك ئېغىر گۇناھى كەبىرىدۇر.

ئاللاھ تائالا ھەرقانداق ئېغىر گۇناھلارنىڭ جازاسىنى ئاخىرەتكە كېچىكتۈرگەن بولسىمۇ، زۇلۇم (يەنى ھەقسىزلىق) نىڭ جازاسىنى ئاخىرەتكە كېچىكتۈرگىنى يوق. ئاتا ـ ئانىنى قاخشىتىش ئۇلارغا ئەڭ ئېغىر دەرىجىدە زۇلۇم قىلغانلىقتۇر.

**1239ـ سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇئازغا قىلغان ئون ۋەسىيىتى**

ئىمام بۇخارى «ئەدەبۇل مۇفرەد» دېگەن كىتابىدا ۋە ئىمام ئەھمەد بىلەن ئىبنى ماجەلەر ئۆز كىتابلىرىدا مۇئاز رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ماڭا ئون كەلىمىنى ۋەسىيەت قىلىپ مۇنداق دېدى:

1 ـ ئۆلتۈرۈلىدىغان ياكى كۆيدۈرۈلىدىغان ئەھۋالغا دۇچ كەلسەڭمۇ، ئاللاھقا شېرىك كەلتۈرمە!

2 ـ ئائىلەڭدىن ۋە مال دۇنيادىن ئايرىلىشقا بۇيرۇغان تەقدىردىمۇ، ئاتا ـ ئاناڭغا ئاسىيلىق قىلما!

3 ـ پەرز نامازنى قەستەن تەرك ئەتمە ! پەرز نامازنى قەستەن تەرك ئەتكەن ئادەمنى ئاللاھ ئۆز كېپىللىكىدىن چىقىرىپ تاشلايدۇ.

4 ـ ھاراق ئىچمە! ئۇ پۈتۈن گۇناھلارنىڭ بېشىدۇر.

5 ـ ھەرگىز گۇناھ ئىشلىمە! گۇناھ قىلغان ئادەم ئاللاھنىڭ غەزىپىگە ئۇچرايدۇ.

6 ـ بارلىق ئىنسانلار ھالاك بولۇپ كەتكەن تەقدىردىمۇ، ئۇرۇش مەيدانىدىن قاچما!

7 ـ سەن كىشىلەر بىلەن بىرگە تۇرغاندا ئۇلارغا ئۆلۈم كەلسە، سەنمۇ ئۇلار بىلەن بىرگە مۇستەھكەم تۇرغىن!

8 ـ مېلىڭدىن ئائىلەڭگە سەرپ قىل!

9 ـ ئەدەپلەيدىغان ھاساڭنى ئۇلار ئۈستىدىن كۆتۈرمە!

10 ـ ئائىلەڭدىكىلەرنى ئاللاھتىن قورقۇتقىن

**1240ـ سۇئال: ئاتا ـ ئانىغا ئۇلارنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىنمۇ ياخشىلىق قىلىشنىڭ ئۇسۇللىرى**

بەزى كىشىلەر ناھايىتى كىچىك ۋاقتىلىرىدىن باشلاپلا ئاتا ـ ئانىسىدىن ياكى ئۇلارنىڭ بىرىدىن ئايرىلىپ قالىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇلارغا بىلدۈرۈشكە تېگىشلىك ئىززەت ئىكرام، قىلىشقا تېگىشلىك ياخشىلىقنى قىلىشتىن مەھرۇم قالىدۇ، ئاتا ـ ئانىنىڭ بىرى ياكى ھەر ئىككىلىسى پەرزەنتلەر كىچىك چېغىدىلا ئۆلۈپ كەتكەندە، ئۇلارنىڭ ئارقىدىن ياخشىلىق قىلىشنىڭ رۇكۇنلىرى قايسى؟ تۆۋەندە ئاتا ـ ئانىغا ئۇلارنىڭ ئۆلۈمىدىن كېيىنمۇ ياخشىلىق قىلىشنىڭ رۇكنىلىرىنى بايان قىلىمىز.

1 ـ ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ۋەدە ھەم ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنداش

ئەمر ئىبنى شۇئەيب دادىسىدىن بوۋىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ئاس ئىبنى ۋائىل ئۆلگەن چاغدا، ئۆزىنىڭ نامىدىن يۈز قۇل ئازاد قىلىشنى ۋەسىيەت قىلغانىدى. شۇڭا ئۇنىڭ ئوغلى ھىشام 50 قۇلنى ئازاد قىلدى. ئۇنىڭ يەنە بىر ئوغلى ئەمر 50 قۇلنى ئازاد قىلماقچى

بولۇپ، ئالدى بىلەن بۇ مەسلىنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن سوراپ باقماقچى بولدى ۋە ئۇنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى رەسۇلۇللاھ! دادام ئاس يۈز قۇل ئازاد قىلىشنى ۋەسىيەت قىلغانىدى، ھىشام ئۇنىڭ نامىدا 50 قۇل ئازاد قىلدى، ئۇنىڭ نامىدا ئازاد قىلىنىدىغان يەنە 50 قۇل قالدى. شۇڭا مەن ئۇنىڭ نامىدا قۇل ئازاد قىلسام بولامدۇ؟ دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كاشكى ئاس مۇسۇلمان بولغان بولسا ئىدى، ئۇنىڭ نامىدا قۇل ئازاد قىلساڭلار ياكى سەدىقە بەرسەڭلار ۋەياكى ھەج قىلساڭلار، بۇنىڭ ساۋابى ئەلۋەتتە ئۇنىڭغا يەتكەن بولاتتى، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 2883)

2- ئاتا - ئانىلارغا دۇئا قىلىش ۋە ئۇلارغا مەغپىرەت تىلەش .

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله بىر كىشىنىڭ دەرىجىسىنى شۇنداق كۆتۈرىدۇكى، (ئاخىرى) ئۇ كىشى: "بۇلار ماڭا نەدىن كەلدى؟ "دەپ سورايدۇ. الله: "بالاڭنىڭ سەن ئۈچۈن قىلغان دۇئاسىدىن (كەلدى) "دەيدۇ. (بەززار: 3141)

3- ئاتا - ئانىنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرى ۋە دوست يارەنلىرىگە ياخشىلىق قىلىش

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، ئۇنىڭ مەككىگە قاراپ سەپەرگە چىققاندا ئۆزى بىلەن بىللە ئېلىۋالىدىغان بىر ئېشىكى بار بولۇپ، تۆگە مىنىپ زېرىككەن چاغلىرىدا، شۇ ئېشەككە مىنىۋالاتتى. ئۇنىڭ يەنە بېشىغا يۆگىۋالىدىغان بىر سەللىسى بار ئىدى. بىر كۈنى، ئاشۇ ئېشەكنىڭ ئۈستىدە كېتىۋاتقاندا، بىر ئەئرابى بىلەن ئۇچرىشىپ قالدى. ئەئرابى ئۇنىڭدىن: سەن ئۆمەرنىڭ بالىسى ئابدۇللاھ ئەمەسمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئۇ: ھەئە، مەن شۇ، دېدى ۋە ئېشەكنى ئەئرابىغا بېرىپ: بۇنى مىنىپ، بۇ سەللىنى بېشىڭغا يۆگىۋالغىن! دېدى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەرنىڭ بەزى ھەمراھلىرى بۇنى كۆرۈپ: الله ساڭا رەھمەت قىلسۇن! ئۆزەڭ مىنىۋاتقان ئېشەكنى ۋە بېشىڭغا يۆگىۋالغان سەللىنى بىر ئەئرابىغا بېرەمسەن؟ دېيىشكەنىدى، ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: ياخشىلىقنىڭمۇ ياخشىلىقى بىر ئادەمنىڭ ئاتىسىنىڭ دوستىنىڭ بالا چاقىلىرىغا سىلە رەھىم قىلىشىدۇر دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. ئۇنىڭ ئاتىسى ئۆمەرنىڭ دوستى ئىدى، دەپ جاۋاب بەردى. (مۇسلىم: 2552)

4- ئۇلار ئۈچۈن سەدىقە قىلىش.

بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئايال پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: مەن ئانامغا بىر دېدىكىمنى سەدىقە قىلىپ بېرىۋەتكەنىدىم. مانا ئەمدى ئانام ئۆلۈپ كېتىپ، ئۇ دېدەك قېلىپ قالدى، دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سەدىقە قىلىش بىلەن ئاللىبۇرۇن ئەجرىگە ئېرىشىپسەن، ئەمدى ئۇ دېدەك ساڭا مىراس سۈپىتىدە قايتىپتۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 1656)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى رەسۇلۇللاھ! مېنىڭ ئانام تۇيۇقسىز قازا قىلىپ كەتتى، ئەگەر ئۇنىڭغا (ئۆلۈشتىن بۇرۇن) سۆزلىگۈدەك پۇرسەت بولغان بولسا، چوقۇم سەدىقە قىلغان بولاتتى. مەن ئۇنىڭ نامىدا سەدىقە قىلسام، ساۋابى ئۇنىڭغا يېتەمدۇ؟ دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەئە، يېتىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 1388)

5ـ سۇ ئۇلار ئۈچۈن قىلىنغان سەدىقىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلىدۇر.

سەئد ئىبنى ئۇبادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئانام ۋاپات بولۇپ كەتتى. قايسى تۈردىكى سەدىقە ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن بىر قۇدۇق كولاپ، ئانام ئۇممۇ سەئدنىڭ نامىغا ئاتىۋەتتىم. (ئەبۇ داۋۇد: 1681)

6ـ ئۇلار ئۈچۈن ھەج قىلىش .

ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم فەزل ئىبنى ئابباسنى تۆگىسىگە مىنگەشتۈرۈۋالغانىدى. يولدا خەسئەم قەبىلىسىلىك بىر ئايال كېلىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن پەتىۋا سورىدى. فەزل ئۇ ئايالغا قارىغانىدى، ئۇ ئايالمۇ فەزلگە قاراشقا باشلىدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم فەزلنىڭ يۈزىنى باشقا تەرەپكە بۇراپ قويدى. ئۇ ئايال: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! الله تائالا بەندىلىرىگە ھەج ئىبادىتىنى پەرز قىلدى. دادام تۆگىنىڭ ئۈستىدە ئولتۇرالمايدىغان دەرىجىدە قېرىپ قالدى، شۇڭا مەن دادامنىڭ ئورنىغا ھەج قىلسام بولامدۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەئە، بولىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. بۇ ئىش ۋىدالىشىش ھەججىدە بولغانىدى. (مۇسلىم: 1334)

7ـ ئاتا ـ ئانىلارنىڭ قەبرىلىرىنى زىيارەت قىلىپ تۇرۇش

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەن اللەتىن ئانامغا ئىستىغفار ئېيتىشنى سورىدىم، ماڭا رۇخسەت بەرمىدى. قەبرىسىنى زىيارەت قىلىشقا رۇخسەت سورىسام، ماڭا رۇخسەت بەردى دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: قەبرىلەرنى زىيارەت قىلىڭلار! دېدى. (مۇسلىم: 976)

ئىبنى بۇرەيدە دادىسىدىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن سىلەرنى قەبرىستانلىقنى زىيارەت قىلىشتىن توسقان ئىدىم، ئەمدى زىيارەت قىلساڭلار بولىدۇ، چۈنكى قەبرە ئىنسانغا ئۆلۈمنى ئەسلىتىدۇ. (ئەھمەد: 1240)

8ـ ئۇلار ئۈچۈن روزا تۇتۇش.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئايال پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! مېنىڭ ئانام ۋاپات بولدى. ئۇنىڭ گەدىنىدە نەزىر قىلغان روزا قالغان ئىدى، ئۇنىڭ ئۈچۈن مەن روزا تۇتسام بولامدۇ؟ دەپ سورىدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئېيتقىنە! ئەگەر ئاناڭنىڭ قەرزى بولسا، ئۇنى سەن تۆلىسەڭ، ئۇ قەرز ئادا بولامدۇ؟ دېگەن ئىدى، ئۇ: ھەئە، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۇنداق بولغانىكەن، ئۇنىڭ ئورنىدا روزا تۇتساڭ بولىدۇ، دېدى. (مۇسلىم: 1148)

يۇقىرىقىلاردىن شۇنى كۆرۈشكە بولىدۇكى، ئاتا ـ ئانىلارنىڭ پەرزەنتلىرى ئۈچۈن قىلغان مېھنەتلىرىنى ئۇلارغا قانچىلىك ياخشىلىق قىلىپمۇ ئادا قىلىپ بولغىلى بولمايدۇ. ئۇلار ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىنمۇ بالىلارنىڭ گەردەنلىرىدە ئۇلارغا دۇئا قىلىش، گۇناھلىرىنىڭ مەغپىرەتلىكىنى تىلەش، ئۇلارنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش، ئۇلارنىڭ دوستلىرىغا دوست بولۇپ ئۇلارغا ھۆرمەت قىلىش، ئۇلارنىڭ ئىرادىسىگە ۋارىسلىق قىلىش قاتارلىق ھەقلەرنىڭ قالىدىغانلىقى ۋە بۇ ھەقلەرنى ئادا قىلىشنىڭ زۆرۈر ئىكەنلىكى ئېنىق بىر ھەقىقەتتۇر.

**1241ـسۇئال: ئاتا ـ ئانىلارغا ياخشىلىق قىلىش ھەققىدە تەۋسىيەلەر**

ھۆرمەتلىك قېرىندىشىمىز، ئەگەر سىز دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ ياخشىلىقلىرىنى قولغا كەلتۈرمەكچى بولسىڭىز مۇنۇ تەۋسىيەلەرگە ئەمەل قىلغايسىز، ئاتا ـ ئانىغا ياخشىلىق قىلىش تۆۋەندىكىچە بولىدۇ:

1. ئاتا ـ ئانىغا ھەرۋاقىت ئەدەپ بىلەن سۆز قىلىش.

2. ئاللاھقا ئاسىيلىق بولمايدىغان ھەرقانداق ئىشتا ئۇلارغا ئىتائەت قىلىش.

3. ئۇلارغا مېھرىبانلىقنى كۆرسىتىش، ھېچ ۋاقىت ئۇلارغا غەزەب بىلەن قارىماسلىق، بەلكى ھەمىشە تەبەسسۇم بىلەن قاراش.

4. ئۇلارنىڭ ئابرۇيىنى ۋە ھۆرمىتىنى ساقلاش، ئۇلارنىڭ رۇخسىتىسىز ئۆيلىرىدىن بىر نەرسە ئالماسلىق.

5. ئۇلار مەمنۇن بولىدىغان ئىشلارنى قىلىش، ھەمىشە دۇئالىرىنى ئېلىپ تورۇش.

6. ھەرقانداق بىر ئىشنى باشلاشتا ئاۋۋال ئۇلاردىن مەسلىھەت سوراش.

7. ئۇلارنىڭ چاقىرىقىغا ھەرۋاقىت "خوش ئاتا ـ خوش ئانا "دەپ تەبەسسۇم بىلەن ھازىر بولۇش.

8. ئۇلارنىڭ دوست ـ يارانلىرىنى ھۆرمەتلەش، دۈشمەنلىرىگە ساداقەت باغلىماسلىق.

9. ئۇلار بىلەن مۇنازىرە قىلىشماسلىق، ئۇلارنىڭ خاتالىقلىرى بولسا، سىلىق يول بىلەن كۆرسىتىپ بېرىش.

10. ئۇلارغا سۆز قىلغاندا، ئاۋازىنى كۆتىرىپ ئۇلارنى راھەتسىز قىلماسلىق، ئۇلارنىڭ سۆزلىرىنى ئەدەپ بىلەن قولاق سېلىپ ئاڭلاش.

11. ئۇلارنىڭ ئۆي ئىچىدىكى ۋە سىرتتىكى ئىشلىرىغا ياردەملىشىش.

12. ئۇلارنىڭ روخسىتىسىز سەپەرگە چىقماسلىق، ئەگەر ئالدىراش يۈزىسىدىن كېتىپ قالغان تەقدىردىمۇ، ئۇلاردىن ھامان كەچۈرۈم سوراش.

13 ـ ئۇلارنىڭ ئۆيلىرىگە خوسۇسەن، ئۇلار ئۇخلاۋاتقان ۋاقىتلىرىدا ئىزنىسىز كىرمەسلىك.

14. ئۇلارنىڭ مېھمانلىرى كەلگەندە، قول باغلاپ تۇرۇپ خىزمەت قىلىش، زۆرۈر ئىشى بولسىمۇ قويۇپ، ئۇلارنى مېھمانلىرى ئالدىدا يالغۇز تەرك ئەتمەسلىك.

15. ئۇلار بىلەن بىرگە تاماق يىگەندە، ئۇلاردىن بۇرۇن داستىخانغا قول ئۇزاتماسلىق.

16. ئۇلارغا ھەرگىز يالغان سۆزلىمەسلىك.

17. ئايالىنى ۋە پەرزەنتلىرىنى ئۇلاردىن ئۇستۇن كۆرمەسلىك.

18. بىرگە يول يۈرگەندە، ئۇلارنىڭ ئالدىدا يۈرمەسلىك، بىرگە ئولتۇرغاندا ئۇلاردىن يوقىرى ئولتۇرماسلىق.

19. ئۆزى قانچىلىك چوڭ مەنسەبلىك كىشى بولسىمۇ، ياكى كاتتا ئالىم بولسىمۇ، ئاتا ـ ئانىسىغا مەنسۇپ بولۇشتىن تەكەببۇرلۇق قىلماسلىق، ئۇلار ئالدىدا ھەمىشە كەمتەر بولۇش.

20. ئۇلارغا ماددىي ياردەمدىن بېخىللىق قىلماسلىق، ئۇلار ئۇچۇن ئۆزلىرىنى ئۇنۇتۇش.

21. ئۇلارنىڭ مېھنەتلىرىنى قەدىرلەپ تۇرۇش، ئۇلارنى زىيارەت قىلىپ تۇرۇش، ھەدىيە ۋە سوۋغاتلارنى تەقدىم قىلىپ تۇرۇش.

22. ئۇلارنى غەزەپلەندۈرۈشتىن ئېھتىيات قىلىش، كۆڭۈللىرىنى ئاسراش.

23. ئۇلار بەرگەن نەرسىلەرنى تەشەككۈر ئېيتىش بىلەن قوبۇل قىلىش.

24. ئۇلارنىڭ خۇشاللىقلىرىنى تەبرىكلەپ بىرگە خۇشال بولۇش، ئۇلارنىڭ مۇسىبەتلىرىگە تەسەللى بىرىش.

25. ئۇلارنىڭ يۈز- خاتىرىسى ئۈچۈن، ئۇلار ياخشى كۆرىدىغان پەرزەنتلىرنى ياخشى كۆرۈش.

26. ئايالى ئۇلار بىلەن جىدەللىشىپ قالغاندا، ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدا ئادىللىق بىلەن ئىش كۆرۈش.

27. ئاتا - ئانا ۋاپات بولۇپ كەتكەندىن كىيىنمۇ، ئۇلارنىڭ قەبرىلىرىنى زىيارەت قىلىپ تۇرۇش.

28. ئۇلارنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى يۈرگۈزۈش.

29. ئۇلارنىڭ ھەققىدە سەدىقىلەرنى قىلىپ تۇرۇش.

30. ئاتا - ئانا ھايات بولسۇن، مەيلى ۋاپات بولۇپ كەتكەن بولسۇن، ئۇلارنىڭ ھەققىدە، الله! مىنى ۋە ئاتا - ئانامنى مەغپىرەت قىلغىن دەپ ھەمىشە دۇئا قىلىپ تورۇش.

ھەرقانداق كىشى ئاتا - ئانىسىغا قىلغان مۇئامىلىسىنىڭ ئوخشىشىنى ئۆز پەرزەنتلىرىدىن چۇقۇم كۆرىدۇ. يەنى ئاتا - ئانىسىنى قاخشاتقاتلارنى ئۇلارنىڭ باللىرىمۇ قاخشىتىدۇ، ئاتا - ئانىسىنى رازى قىلغانلارنى ئۇلارنىڭ باللىرىمۇ رازى قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ ئالەم، "ئۆتنە ئالەم" دىيىلىدۇ. بۇ، جەمئىيىتىمىزدە ۋە ئۇزۇن يىللىق تارىخىمىزدا كۆپ تەجرىبە قىلىنىپ، ھەركىشىنىڭ نەزەرىدە رىئاللىققا ئايلانغان بىر ھەقىقەتتۇر.

## بەشىنچى باپ. بالىغا ئەدەپ ئۆگىتىش

### 1242-سۇئال: ئەدەپ ئەخلاق ئۆگىتىش تەربىيەنىڭ مۇھىم بىر قىسمىدۇر

بالىنى ئەدەپلەش ھەرگىزمۇ بالىدىن ئىنتىقام ئېلىش ئەمەستۇر. ئەدەپلەش بولسا، تەربىيە قىلىشنىڭ بىر ۋاستىسىدۇر. ئىبنى جەززار ئەلقەيرىۋانى بالىنى كىچىكلىكىدە ئەدەپلەشنىڭ مۇھىملىقىنى تەكىتلەپ مۇنداق دەيدۇ: «كىچىك بالا يولغا سېلىنىشقا ئەڭ ئاسان، قوبۇل قىلىشى ۋە بويسۇنۇشى ئەڭ تېز بولىدۇ، بىرگە كىچىك باللارنىڭ ئەدەپنى ئاسان قوبۇل قىلىدىغانلىقىنى، بەزىلەرنىڭ قوبۇل قىلمايدىغانلىقىنى، بەزىلەرنىڭ ھايالىق، بەزىلەرنىڭ ھايا قىلمايدىغان، بەزىلەرنىڭ ئۆزگە نەرسە ئۆگەتكۈچىلەرگە قۇلاق سالىدىغان، بەزىلەرنىڭ قۇلاق سالمايدىغان، بەزىلەرنىڭ ئۆگىنىشكە ھېرىسمەن، بەزىلەرنىڭ ئۆگىنىشنى ياقتۇرمايدىغان، بەزىلەرنىڭ بېلمگە ھېرىسمەن، بەزىلەرنىڭ ئۇنى ياقتۇرمايدىغان، بەزىلەرنىڭ ماختىسا ئۆگىنىدىغان، بەزىلەرنىڭ ئەدەپلىمىسە، ئۇرۇپ تۇرمىسا ئۆگەنمەيدىغانلىقىنى ھەرخىل مىجەزدە بولىدىغانلىقىنى كۆرىمىز. بۇندىن باشقا، بەزى باللارنىڭ يالغان ئېيتىشنى ياخشى كۆرىدىغان، بەزىلەرنىڭ راست گەپ قىلىشنى ياخشى كۆرىدىغان مىجەزلىك كېلىدىغانلىقىنى كۆرىمىز.» باللارنىڭ تەبىئىتىدە يەنە بىر- بىرىگە زىت خاراكتېرلارمۇ كۆرۈلىدۇ. بەزىلەر يامان تەبىئەتلىك باللارنىڭ ئەدەپلەش ئارقىلىق ياخشى تەبىئەتلىك بولۇپ ئۆزگىرىشىگە ئىشەنمەيدۇ، ياكى ئانچە ئىشىنىپ كەتمەيدۇ، توغرا بەزى باللار ئۈچۈن ئەدەپلەش كار قىلمايدۇ، سەۋەبى بۇ بالىنىڭ ئەدەپلىنىش باسقۇچىدىن ھالقىپ يامان خاراكتېرنى ئۆزىدە ئۆزلەشتۈرۈپ بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. بۇنداق باللار ئەدەپلىنىشى زۆرۈر بولغان ۋاقتتا ئەدەپلەنمىگەنلىكى ئۈچۈندۇر. چۈنكى باللارنىڭ ئەسلى تەبىئىتى يامانلىقلاردىن خالىي، غۇبارسىز، پاك كېلىدۇ. يامان ئادەتلەر بولسا، ئۇلارنىڭ ئەتراپىتكى مۇھىت ۋە ئاملىلارنىڭ سەۋەبىدىن شەكىللىنىدۇ. ۋاقتىدا ئەدەپلىنىپ تۈزىتىلمىسە، كىيىن ئۆزگەرتىش

تەس بولىدۇ. پەيلاسوپلاردىن بىرى مۇنداق دەيدۇ: «ئىنسانلارنىڭ كۆپىنچىسى ئالدىنئالا ئەدەپلەنمىسە، ئەخلاقى تۈزىتىلمىسە ۋە ئىستىلى ياخشىلانمىسا، ئۇلارنىڭ ئەخلاقى كىچىكىدىن باشلاپلا يامانلىقلارغا ئادەتلىنىپ قالىدۇ.» شۇنىڭ ئۈچۈن بىز بالىلارنى تەربىيىلەشتە كىچىكىدىن باشلاپلا ئەدەپلەپ تەربىيىلەش ئۇسۇلىنى قوللىنىشقا بۇيرۇلدۇق. چۈنكى، كىچىكلەردە ياخشى ئەخلاق بىلەن يامان خۇينى، ناچار ئادەت ۋە خاراكتېرلەرنى پەرقلەندۈرۈش ئىقتىدارى يوقتۇر ھەم ئۇلاردا بىرەر نەرسىنى قوبۇل قىلىشتا ياكى ئۇنى ئادەتلەندۈرۈشتە ياخشى - يامىنىنى ئۆزلىكىدىن توساپ قالىدىغان ئىقتىدار ھەم يوقتۇر. شۇڭا بالا تەربىيىلىگۈچىنىڭ بالىلارنىڭ خۇي - پەيلى ۋە ئادەت قىلىقلىرىغا يېقىندىن كۆزىتىپ دىققەت قىلىشى، يامان خاراكتېرلىك نەرسىلەرنىڭ بالىلارغا ئۆزلىشىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشى ۋە ئۇلاردا شەكىللىنىپ قېلىنغان بەزى بولمىغۇر مىجەز - خۇلقلارنى ئۆز ۋاقتىدا تۈزىتىشكە ياردەم بېرىشى لازىم. كىچىكىدىن باشلاپ دىققەت بىلەن ياخشى تەربىيىلەنگەن بالا چوڭ بولغاندا ئەدەپلىك، گۈزەل ئەخلاقلىق ئېسىل سۈپەتلىك چوڭ بولىدۇ. ئەكسىچە تاشلىۋېتىلسە، ئۇ بالا شۇ يامان خۇي پەيلىرى، ناچار ئادەت - قىلىقلىرى بىلەن چوڭ بولۇپ ئۆزىنى بەختسىز قىلىپلا قالماي، ئاتا- ئانىسى ۋە ئەتراپىدىكى ئىجتىمائىي ئالاقىدىكى نۇرغۇن ئادەملەرگە بەختسىزلىك ئاملىلىرىنى ئېلىپ كېلىدۇ. بەلكى بۇ بالا ئۆزىنىڭ بۇ بەختسىزلىكىنىڭ سەۋەبىنى كىچىكلىكىدىكى يامان خۇيلىرىدىن، ناچار ئادەتلىرىدىن كېلىپ چىققانلىقىنى ناھايىتى كېچىكىپ ھېس قىلىشى، ئۆزىنىڭ ئەدەپلىنىپ تەربىيىلەنمىگەنلىكىگە ئۆكىنىشى مۇمكىن، بىراق بۇ چاغدا ناھايىتى كېچىككەن بولىدۇ. ھەتتا ئاتا - ئانىلارمۇ ئۆزلىرىنىڭ بالىلارنى تەربىيىلەشتە خاتا يول تۇتقانلىقىنى ھېس قىلىشى مۇمكىن. بەزى ئاتا- ئانىلار بالىلىرىنى كىچىكلىدە بەك ئەتىۋارلاپ ئۇلارنى مەيلىگە قويۇپ بەرگەنلىكلىرىگە ئېچىنسا، بەزى ئاتا- ئانىلار بالىلىرىنىڭ كىچىكلىكىدىكى تەربىيىسىگە سەل قاراپ ياكى ۋاقىت ئاجرىتالماي ياكى ئۇلارنىڭ نېمە قىلىپ يۈرگەنلىكىگە پەرۋاسىز قارىغانلىقلىرىغا پۇشايمان قىلىشىدۇ. جەمئىيەتتىكى يامان يولغا كىرىپ قالغان نۇرغۇن ئادەملەرنىڭ ئۇنداق يامان ئىشلارنى قىلىشى ئۇلارنىڭ ئەسلى تەبىئىتىنىڭ ناچارلىقىدىن ئەمەس، بەلكى ئاشۇنداق يامان ئادەتلەرگە كۆنۈپ قالغانلىقى سەۋەبىدىن ئىكەنلىكىنى بىلىمىز. دېمەك، ئادەتلىنىپ قالغان بەزى نەرسىلەر باشقىلار ھەتتا ئاشۇ ئادەمنىڭ ئۆزى تەرىپىدىن يامان كۆرۈلگەن تەقدىردىمۇ كۆنۈپ قالغانلىق سەۋەبىدىن ئۆزگەرتىشنىڭ ناھايىتى تەسكە توختايدىغانلىقى ئەمەلىيەتلەر ئارقىلىق ئىسپاتلانماقتا. بۇنداق ئىنسانلار ئەتراپىدىكى مۇھىتىنىڭ بېسىمى، ئۇرۇغ - تۇغقان، دوست- يارەنلەرنىڭ نەسىھەتى ۋە ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنىڭ بېسىمى، ھايا- نومۇس كۈچىنىڭ مەجبۇرلىشى بىلەن ئۆزگىرىشكە تىرىشقان ۋە شەكىل جەھەتتىن ئۆزگەرگەندەك قىلىسمۇ، لېكىن تۈپ نېگىزىدىن ئۆزگىرىپ كېتەلمەيدۇ، بولۇپمۇ، يۇقىرىقىدەك تاشقى ئامىلدىن كېلىدىغان بېسىملار يوق ئەھۋالدا يەنىلا ئۆز ئەسلىگە قايتىدۇ. يۇقىرىدا دەپ ئۆتكىنىمىزدەك ئىنساننىڭ ئەسلى تەبىئىتى يامان خۇلقلاردىن يىراقتۇركى، ئۇ ئەسلىدە ئىسلام تەبىئىتى بىلەن تۇغۇلىدىغان بولغاچقا ئىسلامغا خاس گۈزەل خۇلقلار بىلەن تەبىئەتلەنگەن بولىدۇ. ئەگەر باللىق چېغىدىن باشلاپلا تەبىئىتىدىكى بۇ گۈزەل خۇلقلار بىلەن تەربىيىلەنسە، كېيىن يۇقىدىغان ناچار خۇلق ئادەتمۇ ئادەمدىكى ھەرگىز ئۇنىڭدىن ئۈستۈن كېلەلمەيدۇ.

شۇنىمۇ ئېنىق بىلىۋېلىشىمىز لازىمكى، ئەگەر بالا قۇلىقى يۇمشاق، ئۆزى مۇلايىم ۋە زېرەك بولسا، بۇنداق بالىلارنى ئەدەپلەشمۇ ئاسان، تەربىيىلەش قولايلىق بولىدۇ، بۇنداق بالىلار ياخشى

ئش قىلغاندا ماختاش، يامان ئش قىلغاندا مۇۋاپىق سۆزلەر بىلەن خاتالىقنى تونۇتۇپ قويۇشلا كۇپايە قىلىدۇ. ئەگەر بالا بەكرەك كەپسىز، مىجەزى چۇس، ھايا قىلمايدىغان، باشقىلارنى ھۆرمەت قىلمايدىغان، يالغان سۆزلەشنى ئۆچ كۆرمەيدىغان تەبىئەتلىك بولسا بۇنداق بالىنى ياخشى سۆز، ماختاش بىلەنلا ئەدەپكە قايتۇرغىلى بولمايدۇ، بۇنداق بالىلارنى يامان ئش قىلغاندا قورقىتىش كېرەك. قورقىتىشمۇ كار قىلماي يامان قىلىقنى داۋاملاشتۇرىۋەرگەندە، ئاندىن ئۇرۇش كېرەك. بالا تەربىيىلىگۈچى يەنە ئاتا- ئانىلار بالىنىڭ يۈرۈش - تۇرۇشى، يېتىپ - قوپۇشى، يەپ - ئىچىشى، سۆز- ھەرىكىتى ۋە بۇندىن باشقا ھەممە ئەھۋالىنى تەپسىلىي كۆزىتىشى كېرەك. ھەم ئاقىل كىشىلەرنىڭ بۇ ئەھۋاللارنىڭ ھەممىسىدە قانداق تەدبىر قوللانغانلىقىدىن ئۆرنەك ئېلىپ ئۆز لايىقىدا تەربىيىلەشكە دىققەت قىلىش لازىم.

### 1243- سۇئال: بالىنىڭ ئېڭىدىكى خاتا پىكىرنى تۈزىتىش

بالىنىڭ ئەمەلىدىكى خاتالىقنى تۈزىتىشتىن ئىلگىرى ئېڭىدىكى خاتا پىكىرنى تۈزىتىش لازىم. تەربىيىلەش نەزىرىيەسىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، خاتالىقنى تۈپ يىلتىزىدىن قومۇرۇپ تاشلاش، تەربىيىلەش ئەمەلىيىتىدىكى ئەڭ چوڭ ئۇتۇق ھېسابلىنىدۇ. بىر بالىنىڭ ئەمەلىدىكى خاتالىقى مەيلى قايسى تەرەپتىن تەھلىل قىلىنغاندىمۇ، تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىل سەۋەب تۈپەيلىدىن بولىدۇ. بىرىنچىسى، بالىنىڭ ئېڭىدىكى خاتالىق بولۇپ بالا مەلۇم بىر نەرسىنى ئۆز چۈشەنچىسى بويىچە توغرا دەپ قارىغاچقا ئۇنى قىلىدۇ، ئىككىنچىسى، بالىدىكى ئىقتىدارىي خاتالىق بولۇپ، بالا ئەسلىدىلا ئۇنىڭ توغرىسىنى قىلىپ باقمىغان ياكى مەشق قىلدۇرۇلمىغان، ئۆگىتىلمىگەن بولغاچقا، ئۇنى توغرا قىلالماي خاتا قىلىپ سالىدۇ. ئۈچىنچىسى، بالىنىڭ تەبىئىتى سەۋەبىدىن كېلىپ چىققىدىغان خاتالىق بولۇپ، بالا بىلىپ تۇرۇپ خاتا قىلىدۇ. شۇڭا تەربىيىلىگۈچى بالىنىڭ خاتالىقنى تۈزىتىشتىن بۇرۇن ئۇنىڭ بۇ خاتالىقنى نېمە سەۋەبتىن سادىر قىلغانلىقنى ئېنىق بىلىشى، ئاندىن كېيىسەلگە قاراپ، دورا بېرىش ئۇسۇلى بويىچە خاتالىقنى توغرىلاشقا ياردەم بېرىشى لازىم.

ئالدى بىلەن بالىنىڭ ئېڭىدىكى پىكىر خاتالىقنى تۈزىتىش لازىم. بالا كىچىك چېغىدا، ئۇنىڭ بىلمەيدىغان نەرسىلىرى بىلىدىغانلىرىدىن كۆپ بولىدۇ. ھەممىگە مەلۇم بولغىنىدەك، بىلمەسلىك بىر دۈشمەندۇر. شۇڭا بالىغا بىلگەن ۋە بىلىشكە يۈزلەنگەن نەرسىلەرنىڭ ئەسلى ماھىيىتىنى توغرا تونۇتۇش بالا تەربىيەسىدە ناھايىتى مۇھىم رول ئوينايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر بالىنىڭ بىرەر ئىشتا خاتالاشقانلىقىنى كۆرسە ئالدى بىلەن ئۇنىڭ بۇ خاتالىقىنىڭ كېلىپ چىقىشىغا سەۋەب بولغان پىكرىنى تۈزىتەتتى. ئۇ بۇ تۈزىتىش تەربىيىسىنى يۇمشاق سۆز، مېھرىبانلىق بىلەن ئېلىپ باراتتى.

### 1244- سۇئال: بالىلارنى ئەدەپلەشنىڭ باسقۇچلىرى

بالىغا پىكرىي جەھەتتىكى ياكى ئەمەلىي جەھەتتىكى تۈزىتىش كار قىلمىسا ۋە خاتالىق ئۆتكۈزۈشنى يەنىلا داۋام قىلسا، بۇنداق ئەھۋالدا بالىنى ئەدەپلەش ئۇسۇلىنى قوللىنىش ھەقلىق بولغان بولىدۇ. ئۇنىڭغا بېرىلىدىغان ئەدەپلەش خاراكتېرىدىكى جازا تۆۋەندىكى باسقۇچلار بويىچە ئېلىپ بېرىلسا بولىدۇ.

بىرىنچى باسقۇچ : بالىغا تاياق كۆرسىتىش ۋە ئۇنىڭ بىلەن قورقۇتۇش

بۇ تەدبىر بىلەن بالىنى قورقۇتۇش مەقسەت قىلىنىدۇ. كۆپ ساندىكى بالىلار قامچا ۋە

شۇنىڭغا ئوخشاش جان ئاغرىتىدىغان نەرسىلەردىن قورقىدۇ، شۇڭا ئۇنداق نەرسىلەرنى كۆرگەن هامان خاتالىقنى داۋام قىلىشتىن توختايدۇ ۋە ياخشى تەرەپكە بۇرۇلۇشقا يۈزلىنىدۇ.

ئىككىنچى باسقۇچ : قۇلاق سوزۇش

بۇ بالىلارغا قارىتا يۈرگۈزىلىدىغان جىسمانىي جازانىڭ بىرىنچىسىدۇر. بالىلار قۇلىقى سوزۇلغاندا، ئۆزىنىڭ خاتا قىلغانلىقى ياكى خاتالىقنى قەستەن داۋام قىلغانلىقىنىڭ جازاسىنى تېتىيدۇ ۋە خاتالىققا قارىتا ئەدەپلەنگەنلىكىنى بىلىدۇ.

ئۈچىنچى باسقۇچ : ئۇرۇش ۋە ئۇرۇشنىڭ قائىدىلىرى

بالىنى ئەدەپلەشتە تاياق، قامچا كۆرسىتىپ تەھدىت سېلىش ۋە قۇلاق سوزۇشتەك ئۇسۇللار پايدا بەرمىسە، بالا يەنىلا ئۆزىنىڭ بىلگىنى بويىچە ئىش قىلىۋەرسە، ئۈچىنچى باسقۇچنى قوللىنىشقا توغرا كېلىدۇ. لېكىن، بۇنىڭدا ئاتا ـ ئانا ۋە بالا تەربىيىلىگۈچىلەرنىڭ ئۆز خاھىشلىرى بويىچە ئۇرۇشىغا يول قويۇلمايدۇ.

**1245 ـ سوئال: بالىنى ئۇرۇشنىڭ چەكلىمىسى، شەرتلىرى ۋە قائىدە تەرتىپلىرى**

بىرىنچى قائىدە، بالا ئون ياشقا كىرگەندە ئاندىن ئۇرۇش. بۇنىڭ دەلىلى ئەبۇداۋۇد رىۋايەت قىلغان پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ: «بالىلىرىڭلار يەتتە ياشقا كىرگەندە ئۇلارنى ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئۇلار ئون ياشقا كىرگەندىمۇ ناماز ئوقۇمىسا، ئۇلارنى ئۇرۇڭلار.» دېگەن هەدىسىدۇر. ئاللاھنىڭ بەندىلىرىگە رەھمەت قىلىپ ئەۋەتكەن پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيهىسسالام ئىسلامدىكى ئاساسلىق ئەركان بولغان نامازدىن ئىبارەت بۇ مۇھىم ئەمەلنى قىلمىغان بالىنىمۇ ئون ياشتىن بۇرۇن ئۇرۇشتىن چەكلىدى. دېمەك، ناماز دىن ئىبارەت شۇنداق مۇھىم بىر ئەمەلدە ئون ياشتىن ئاشقىچە ئۇنى قىلمىغان بالىنى ئۇرۇش جائىز بولمىغان يەردە تۇرمۇشتىكى ئەخلاق ۋە باشقا جەھەتلەردە خاتالىق سادىر قىلغان بالىلارنى ئون ياشتىن بۇرۇن ئۇرۇش تېخىمۇ چەكلىنىدۇ. چۈنكى تەربىيەدىكى هەرقانداق بىر قاتتىق تەلەپمۇ نامازدىن مۇھىم ئورۇندا تۇرمايدۇ، هەر قانداق ياخشى نەرسىگە دەۋەت قىلىنغان تەربىيەمۇ نامازغا قىلىنغان دەۋەتتىن ئەۋزەل ئەمەستۇر، ئەلۋەتتە!

ئۇنداقتا ئون ياشتىن بۇرۇنقى ئۇرۇش ئۇسۇلى قانداق بولىدۇ؟ بۇنىڭ جاۋابى شۇكى، ئون ياشتىن بۇرۇن بالىغا بېرىلىدىغان ئۇرۇش جازاسىنىڭ ئورنىغا سەۋرچان بولۇش، بالىغا كۆيۈمچانلىق بىلەن تەربىيە قىلىش ئېلىپ بېرىلىشى زۆرۈردۇر.

ئاتا ـ ئانا ۋە بالا تەربىيىلىگۈچىلەر ئۇنۇتماسلىقى كېرەككى، بالىنى كۆپ ئۇرۇش، ئۇرۇشنى تەربىيىلەش ۋە ئوڭشاشنىڭ بىر ۋاستىسى قىلىۋېلىش هەرگىزمۇ توغر ا ئەمەس. بۇنداق قىلىش ئۇلارنىڭ بالىلار ئالدىدىكى هەيۋىسىنى سۇندۇرىدۇ، هۆرمىتىنى سۇسلاشتۇرىدۇ، تاياقنىڭ كۈچى تەسىر قىلمايدىغان، ئەقلىي ۋە پىكرى جەھەتتە ناتوغرا ئاڭ پەيدا بولىدىغان ئەھۋاللار كېلىپ چىقىدۇ.

ئىككىنچى قائىدە، ئۇرۇشنىڭ سانى ئەدەپلەش ئۈچۈن ئۈچ قېتىمدىن، قىساس ئۈچۈن ئون قېتىمدىن ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك.

تەربىيىلەش ياكى قىساس ئۈچۈن ئۇرۇشنىڭ قېتىم سانى هەرقانداق ئەھۋالدا ئون قېتىمدىن ئېشىپ كەتمەسلىك لازىم. يۇقىرىدىكى مەزمۇنلاردىن بىلىۋېلىشقا تېگىشلىكى شۇكى، بالىنى ئەدەپلەش ئۈچۈن ئۇرغاندا ئۈچتىن ئارتۇق، بىراۋدىن ئىنتىقام ئېلىش ئۈچۈن ئۇرغاندا ئون

قېتىمدىن ئارتۇق ئۇرۇلمايدۇ. پەقەت شەرئى ھۆكۈمدە ھەدكە بۇيرۇلغان كىشىلەرلا بۇنىڭدىن ئارتۇق يەنى ھەددە بەلگىلەنگىنى بويىچە ئۇرۇلىدۇ. ئەدەپلەش ئۈچۈن ئۇرغاندىمۇ باللار ئارىسىدا ئادىل بولۇش لازىمدۇر. ئاگاھلاندۇرۇش كېرەككى، بەزى نادان ياكى ئەخمەق كىشىلەر ئۇرۇشنى ئۆز خاھىشى بويىچە رەھىمسىزلىك ۋە شەپقەتسىزلىك بىلەن ئېلىپ بارىدۇ. گۇيا ئۇرۇش ئۇلارنىڭ تەربىيىلەشتىكى بىردىنبىر ۋاستىسىدەك ئۇنى خالىغانچە قوللىنىدۇ.

ئاتا- ئانىلار ۋە تەربىيىچىلەر باللارنى ئۇرۇپ ئەدەپلەشتە ئۇرۇشنىڭ كەيپىياتى، ھالەتلىرى، ماكانى ۋە ئۇسۇلىنى بىلمەسلىكى سەۋەبىدىن، ئەدەپلەشنى تەربىيە قىلىش، يېتىشتۇرۇش ۋە ئۇلارنى ياخشىلاشقا يېتەكلەش ئۈچۈن بىر ۋاستە قىلماستىن، بەلكى ئۇنى دەردىنى چىقىرىۋېلىش ۋە ئىنتىقام ئېلىش ۋاستىسىگە ئايلاندۇرىۋالىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بىز بۇ ئەھۋاللارنىڭ توغرىلىنىشنى بىلدۇرۇشنى بىر مەجبۇرىيەت دەپ قارايمىز.

ئۈچىنچى قائىدە، ئۇرۇشنىڭ ھالەتلىرى، ئورنى ۋە ئۇسلۇبىغا رىئايە قىلىش. ئۇرۇشنىڭ ھالەتلىرى، ئورنى ۋە ئۇسلۇبىغا رىئايە قىلىش بولسا، بەزى ئاتا- ئانىلارنىڭ ۋە تەربىيىچىلەرنىڭ نادان ۋە ھاماقەتلىكلىرىنى مەلۇم بىر قائىدىگە سالىدۇ ۋە ئۇلارنى بۇلارغا رىئايە قىلمىغانلىقىنىڭ نەتىجىسى بىلەن يۈزلەشتۈرىدۇكى، ئۇلار بۇ قائىدىگە ئاساسەن ئۆزلىرىنىڭ بۇرۇن قىلغانلىرىنىڭ تەربىيىلەش ئۈچۈن ئەمەس بەلكى ئىنتىقام ئېلىش ۋە شەپقەتسىزلىك قىلىشتىنلا ئىبارەت بولغانلىقىنى بىلىدۇ. بىز بۇ سۆپەتلەرنى بىلدۇرۇشتىن ئىلگىرى ئاللاھنىڭ شەرئىتىدە بەلگىلىگەن ھەدلىرىدىن بىرىگە سېلىشتۇرساقلا، تەربىيىلەش ۋە ئىنتىقام ئېلىش ئۈچۈن ئېلىپ بارغان ئۇرۇش جازاسىنىڭ شەرئەتتە يولغا قويۇلغان ھەدكە نىسبەتەن نەقەدەر يەڭگىل ئىكەنلىكىنى بىلئۋالالايمىز.

بەزى ئاتا- ئانىلار ياكى بالا تەربىيىلىگۈچىلەر باركى، ئۇلار باللارنى تەربىيىلەش ئۈچۈن ھەتتا ئاللاھنىڭ شەرئىتىدە جازالاشقا لايىق بولغان ئېغىر گۇناھ ئۆتكۈزگۈچىلەرنى ھەد ئارقىلىق جازالاش ئۇسۇلىدىنمۇ ئاشۇرىۋېتىدۇ. شۇڭا ئاتا - ئانا ۋە تەربىيىچىلەرنىڭ بۇ قىلمىشنى توغرا بولغان بىر قائىدىگە سېلىش ئۈچۈن ئەدەپلەشنىڭ بەزى قائىدىلىرىنى نىزاملىق ئوتتۇرىغا قويۇش ناھايىتى مۇھىمدۇر.

تۆتىنچى قائىدە: ئاچچىقلانغاندا ئۇرماسلىق

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇسۇلماننىڭ مۇسۇلمانغا ئاچچىقلىماسلىقنى، ئاچچىغلىنىشتىن مۇمكىن بولغىنىچە يىراق تۇرۇشنى تەۋسىيە قىلغان. بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئى ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى، ماڭا نەسىھەت قىل ! دېگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، ئاچچىقلانما! دېگەن ھە م بۇ سۆزنى ئۈچ قېتىم تەكرارلىغان. ئاچچىقلىنىشنىڭ ئالامىتى شۇكى، ئاچچىقلانغان ئادەم يامان سۆز قىلىش ياكى بالىنى يامان كۆرسىتىدىغان تىللارنى ئىشلىتىدۇ.

بەشىنچى قائىدە: ئاللاھنى تىلغا ئالغان بالىدىن قولنى قايتۇرۇۋېلىش

ناۋادا سىز بالىڭىزنى ياكى تەربىيىڭىز ئاستىدىكى بىرىنى تاياق بىلەن ئەدەپلەۋاتقان بولسىڭىز ياكى ئەدەپلىمەكچى بولسىڭىز، ئۇ بالا ئاللاھنىڭ نامىنى تىلغا ئېلىپ پاناھ تىلىسە ياكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئېلىپ قالسا، سىز دەرھال ئۇنى ئۇرۇشتىن قولىڭىزنى تارتىڭ. بۇنىڭ سەۋەبى شۇكى، بالا يا قىلغان يامان ئىشىدىن پۇشايمان قىلىپ ئۇنى تۈزىتىش قارارىغا كەلگەندىلا، ياكى تاياقتا چىدىيالماي ئاللاھتىن ياردەم تىلىگەندەك ھالغا كەلگەندە ۋە ياكى

بولمىسا ئىچىدە قاتتىق قورقۇنچ پەيدا بولغاندا، ئاللاھتىن ياردەم تىلەشكە مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ. ئەگەر بالا مۇشۇ ئەھۋاللارنىڭ بىرىگە دۇچ كېلىپ ئاللاھنىڭ ئىسمىنى تىلغا ئالغان ھالدىمۇ ئۇنى ئۇرۇشنى داۋام قىلىش بولسا، ئۇنىڭغا ئاشكارا زۇلۇم قىلغانلىق بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا يەنە داۋاملىق ئۇرۇش ئۇرغۇچىنىڭ مەلۇم غەرەزدە ئاچچىقىنى چىقىرىۋېلىش ياكى ئىنتىقام ئېلىشتىن باشقا ئىش قىلمىغان بولىدۇ.

### 1246-سۇئال: بالىنى ئۇرۇشتا قوللىنىلىدىغان نەرسىلەر

ئۇرۇش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان تاياق ياكى قامچىنىڭ قاتتىق - يۇمشاقلىقى، ئىنچىكە-تومىلۇقى، نورمال بولۇشى كېرەك. ئۇرۇش ئۈچۈن تاياق ياكى باشقا چىۋىقتەك نەرسە تاللىغاندا ئۇ نەرسىلەرنىڭ پۇختىقى، چوڭقىدەك نەرسىلىرى بولماسلىقى كېرەك.

### 1247-سۇئال: بالىنى ئۇرۇش ئۇسۇللىرى

ئۇرۇش ئۇسۇلى بەك قاتتىقمۇ ياكى بەك يەڭگىلمۇ بولماسلىقى لازىم. مەشھۇر فئەقىشۇناس ئالىم شەمسىددىن ئىنبانى «رىسالەتۇل رىيادىياتۇل سىبيان» (بالىلارنى چېنىقتۇرۇش رىسالىسى) دېگەن كىتابىدا بالىنى قانداق ئەدەپلەش ئۇسۇللىرى توغرىسىدا توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ:

1) ئۇرغاندا بىرلا يەرگە تەكرار ئۇرۇۋەرمەستىن باشقا باشقا يەرگە ئۇرۇشى.

2) بىرىنچى بىلەن ئىككىنچى تاياقنىڭ ئارىلىقىدا، بىرىنچى تاياقنىڭ ئاغرىقى ئازراق پەسەيگىچە ۋاقىت ئۆتۈش كېرەك.

3) ئۇرغۇچى قولى بىلەن ئۇرغاندا، قولىنى قولتۇقى كۆرىنىپ قالغىدەك دەرىجىدە ئېگىز كۆتۈرۈپ ئۇرماسلىق. دېمەك، ئۇرۇش ئۈچۈن قويۇلغان بۇ سىستېمىلىق قائىدە ۋە بەلگىلىمىلەرنىڭ مەزمۇنىدىن ئەدەپلەشنىڭ پەقەتلا بالىنىڭ ياخشى تەربىيىلىنىشى، بالىنىڭ يامانلىقتىن ياخشىلىققا يېنىشى، بارغانسېرى چېكىنمەستىن بەلكى ئالغا ئىلگىرىلىشى، ناچار خۇلقتىن ئېسىل خۇلققا قاراپ ئۆزگىرىشى ئۈچۈن ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايمىز.

### 1248- سۇئال: ئۇرۇلىدىغان ئورۇنلار

ئورغاندا مۇقىم بىر ئورۇنغىلا ئۇرماي بەلكى بەدەننىڭ ئۇيەر بۇيەرلىرىگە ئۇرۇش لازىم. پۈتۈن ۋۇجۇدى ئىچىدە يۈز قىسمى بىلەن جىنسىي ئەزا قىسمىدىن باشقا ھەممە يەر جازانىڭ تەمىنى تېتىشى لازىم. ھەنەفىي مەزھەبىنىڭ قارىشىدا باش قىسمىغا ئۇرۇشقىمۇ بولمايدۇ، دېيىلگەن.

## ئالتىنچى باپ. بالىنىڭ ئىسلامىي شەخسىيىتىنى شەكىللەندۈرۈش

### 1249-سۇئال: بالىنىڭ ئىسلامىي خارەكتېرىنى شەكىللەندۈرۈشنىڭ زۆرۈرلىكى ھەم ۋاقتى

ئۆزگە ئىشەنچ تۇرغۇزالايدىغان خاراكتېردىكى كىشىلەر جەمئىيەتنىڭ ھەرقايسى قاتلاملىرىدا زور تەسىرگە ئىگە بولالايدۇ، بۇنداق خاراكتېر ھەر تەرەپتىن پەرۋىش قىلىنغاندا ۋە ھەممە تەرەپتىن تەربىيىلەنگەندىلا، ئاندىن ئاشۇنداق تەسىرگە ئىگە بولىدىغان مۇكەممەللىككە ئىگە بولىدۇ. تارىخقا قاراپ باقىدىغان بولساق، بىر ئادەمنىڭ ھەر تەرەپتىن يېتىلگەن كىشىلىك شەخسىيىتىنىڭ تۇرغۇزۇلۇشىنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە مۇھىم ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايمىز. ئاللاھنىڭ يولىدىن چىققان ناچار ھالەتنى پەقەتلا زورلۇق كۈچى ئارقىلىقلا ئۆزگەرتەلەيدۇ، بۇنداق كۈچ بولسا ئۆزلىكىدىن مەيدانغا كەلمەيدۇ، مەيدانغا كېلىشى بولسا تەييارلىقسىز، ئەمەلىيەتسىز، تەربىيەسىز بولمايدۇ، بىر ئادەمنى بۇنداق كۈچلۈك بىر شەخسىيەتكە ئىگە قىلىپ تەربىيىلەپ يېتىشتۈرۈشنىڭ ئەڭ ئۇيغۇن دەۋرى دەل شۇ ئادەمنىڭ بالىلىق دەۋرىدۇر. ھەممىمىزگە مەلۇم بولغىنىدەك، ئىنساننىڭ

بالىلىق دەۋرى ھاياتلىقلارنىڭ يېتىلىش مۇساپىسىدىكى ئەڭ ئۈزۈن بولغان بىر دەۋردۇر، شۇنداقلا ھەرقانداق نەرسىنى ئېڭى ۋە ھەرىكىتىدە ئەڭ تېز قوبۇل قىلىدىغان دەۋرىدۇر. ئۇ يەنە پاك ـ غۇبارسىز، سەممىي بىر خاراكتېرگە ئىگە بولغان ئالىيجاناپ خۇسۇسىيەتكە ئىگە بىر دەۋرىدۇر. بالا تەربىيىلىگۈچىلەر، ياكى ئاتا ـ ئانىلار بۇ ئۇزۇن مۇددەت ئىچىدە بالىغا خالىغان نەرسىلىرىنى ئۆگىتىش پۇرسىتىگە ئىگە بولىدۇ، ئۇلارنى ئۆز مەقسەتلىرىنىڭ نىشانى بويىچە ماڭدىغان قىلالايدۇ ۋە ئۇلاردا بار بولغان تالانت ۋە ئىقتىدارلارنى بايقىيالايدۇ. بۇندىن باشقا يەنە بالىنىڭ قانداق تەربىيىلەنسە ۋە ياكى قانداق بىر تەربىيىلەش مۇھىتىغا ئېرىشسە، كەلگۈسىدە نامايەندە قىلالايدىغان ئىقتىدارىنىمۇ، ئەگەر تەربىيەسىز، پەرۋىشسىز ۋە ئېتىبارسىز تاشلىۋېتىلسە، كەلگۈسىدە قانداق بىر ئادەم بولۇپ قالىدىغانلىقىنىمۇ ئالدىن تەسەۋۋۇر قىلالايدۇ ھەمدە بۇنىڭغا قارىتا تەربىيىلەشنىڭ يوللىرىنى، كەلگۈسىدە كېلىپ چىقىدىغان ناچار ئاقىۋەتلەر ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئالدىن ئېلىش تەدبىرلىرىنى تۈزۈپ چىقىدۇ. مانا بۇلار، بىر ئادەمنىڭ مۇكەممەل كىشىلىك شەخسىيىتىنىڭ بارلىققا كەلتۈرۈلۈشىدە ناھايىتى مۇھىم بولغان ئىشلاردۇر. شۇڭا ئاتا ـ ئانىلار ياكى بالا تەربىيىلىگۈچىلەر بالىنىڭ كەلگۈسى ئۈچۈن بالىلىق دەۋرىدىن تەربىيىلەشكە باشلايدۇ.

## 1250 ـ سۇئال: بالىنى ئېتىقادىي جەھەتتىن تەربىيەلەشنىڭ مەقسىدى

بالىلارنى ئېتىقادىي جەھەتتىن تەربىيىلەپ چىقىشتىن مەقسەت: ئۇلار ئەقىل ئىدراككا ئىگە بولغىنىدىن باشلاپ، ئۇلارغا ئىسلامنىڭ ئاساسىي ئەقىدىلىرىنى ئۆگىتىپ، قەلبلىرىگە ئورنىتىش، ئىسلام دىنى شەرىئىتىدە بۇيرۇلغان پەرز، ۋاجىپ، سۈننەت ۋە باشقىمۇ ئەمەللەرگە كۆندۈرۈش، مەنئى قىلىنغان بارلىق ھارام ئىشلاردىن ئۇلارنى ئۇزاقلاشتۇرۇش ۋە ئىسلام پرىنسىپلىرىنى چۈشەندۈرۈش دېمەكتۇر.

ئېتىقاد ئەڭ مۇھىم مەسىلىدۇر. شۇڭا ئېتىقادى توغرا بولمىغان كىشىنىڭ قىلغان پۈتۈن ئىبادەتلىرى ۋە ياخشى ئەمەللىرى پايدىسىزدۇر. بالىلارنىڭ ئەڭ ئاۋۋال ئۆگىنىدىغان نەرسىسى توغرا ئېتىقاد بولۇشى كېرەك.

ئىسلام شەرىئىتىدە بۇيرۇلغان پەرز، ۋاجىپ ۋە سۈننەت ئەمەللەر، دىنىمىزدىكى ناماز، روزا، زاكات، ھەج، بىلىم ئېلىش، جىھاد قىلىش، سىلە ـ رەھىم قىلىش ۋە باشقىلار قاتارلىق ئىبادەتلەردۇر. بالىلارنىڭ كۆزلىرى كىچىكىدىنلا ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىغا ئېچىلىشى، خۇددى كۆندىلىك يېمەك ـ ئىچمەكلىرىگە تەبىئىي ئېشتىھاسى بولغاندەك، ئاللاھنىڭ ئەمر ـ پەرمانلىرىنى ئورۇنلاشقىمۇ شۇنداق تەبىئىي ھېرىسمەن بولۇپ، ئۆزلىرىنىڭ مەنىۋى غىزالىرىنى ئاللاھقا مۇناجات قىلىشتىن تاپىدىغان، گۇناھ ـ يامان ئىشلاردىن خۇددى ئوتتىن قاچقاندەك قاچىدىغان بولۇپ يېتىشىپ چىقىشى، كېيىن ئۇلار بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىنمۇ، شەرىئەتنىڭ بارلىق تەكلىپلىرىنى ھېچ ئېغىر كۆرمەستىن، تولۇق ئادا قىلىدىغان، گۇناھ ـ يامان ئىشلارغا يېقىنلاشمايدىغان بولۇپ ئادەتلىنىشلىرى لازىمدۇر.

## 1251 ـ سۇئال: بالىغا ئىسلام ئەقىدىسىنى سىڭدۈرۈشنىڭ ئۇسۇلى

ئىمانلىق بولۇپ يېتىشكەن بالىلار ئەڭ ئاۋۋال ھەرئىشتا ئاللاھقا ئىتائەتچان بولىدۇ. ئاللاھقا ئىتائەت قىلغان كىشى ئاتا ـ ئانىسىغىمۇ ئىتائەت قىلىدۇ، ئۇلارنىڭ ياخشىلىقلىرىنى قايتۇرىدۇ، ئۇلارنى رەنجىتىپ قويۇشنى ئاللاھنى رەنجىتكەنلىك، دەپ بىلىدۇ. نەتىجىدە، ئاتا ـ ئانىسى ئۇنىڭدىن رازى بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇ، ئىككى ئالەمدە بەختلىك بولىدۇ. ئىسلام ئەقىدىسى

دېگىنىمىز ئاللاھقا، ئۇنىڭ پەرىشتىلىرىگە، كىتابلىرىغا، پەيغەمبەرلىرىگە، قىيامەت كۈنىگە، تەقدىرنىڭ ياخشى ـ يامانلىقى ئاللاھ تەرىپىدىن ئىكەنلىكىگە ئىمان كەلتۈرۈشتۇر. خوش ! بۇ ئەقىدە بالىلارغا قانداق ئۇسۇلدا تەقدىم قىلىنىشى كېرەك؟ بالىلارغا بۇلار قانداق چۈشەندۈرۈلىدۇ؟ بۇ سوئاللار قارىماققا كىشىنى بىرئاز گاڭگىرىتىشى مۇمكىن، لېكىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارغا مۇئامىلە قىلىش يولى بىلەن بەش ئاساسىي رۇكۇنى بىلدۈرگەنلىكى ياكى بىلدۈرۈشكە يېتەكلىگەن يولى بىزگە ئۆلگىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھاياتىدىكى بالىلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى بىزگە يۇقىرىدا ئۆتكەن بەش ئاساسىي رۇكنىنى بالىلارنىڭ قەلبىگە مۇستەھكەم ئورنىتىشىمىز كېرەكلىكىنى ئىپادىلەپ بېرىدۇ. ئىمام غەزالى بالىنىڭ ئەقىدە ئاساسىدا چوڭ بولۇشى ئۈچۈن كىچىكىدىن باشلاپلا ئۇنىڭغا ئەھمىيەت بېرىش ۋە ئۇنىڭغا ئەقىدە كەلىمىسىنى ئۆگىتىشكە ئۈندەپ مۇنداق دەيدۇ: شۇنى بىلىش كېرەككى، ئەقىدىنى بالىغا كىچىكىدىن باشلاپلا ئۆگىتىش، ئۇنىڭ ئېسىدە قالدۇرۇش لازىم، كىچىكلىكىدە زېھنىگە ئورنىغان ئەقىدە تەلىماتى بالا چوڭايغانسېرى ئۇنىڭ ئەمەلىيىتىدە نامايەندە بولۇشقا باشلايدۇ. ئۇنىڭ دەسلەپكى ئالامەتلىرى بولسا، ئېسىدە يادقا تۇتۇش، مەنىسىنى چۈشىنىش، ئۇنىڭدىكى مەنىلەرنىڭ توغرىلىقىغا ئېتىقاد ۋە ئىشەنچ قىلىش ھەم ئۇنى تەستىقلاشتەك ئەمەلىيەتلىرىدە كۆرۈلىدۇ. بۇ نەرسىلەر بالىنىڭ تەبىئىتىدە ھېچقانداق بىر دەلىل كۆرسىتىش ياكى ئىسپاتلاش مەسىللىرىنى كەلتۈرۈشتىن بېھاجەت ھالەتتە ھاسىل بولىدۇ. ئاللاھنىڭ پەزلى بىلەن بالىنىڭ ئىمانلىق چوڭ بولۇشى ئۈچۈن ئەقىدىنى ئۇنىڭغا چۈشەندۈرۈپ، دەلىل ھۆججەتلەرنى كەلتۈرۈپ ئولتۇرۇشقا ھاجەت قالمايدۇ. غەزالى يۇقىرىقى سۆزلىرىدىن كېيىن ئەقىدىنى بالىلارنىڭ دىلىغا ئورنىتىشنىڭ بىر بالىنىڭ ئەقىدىسىنى كۈچەيتىش ۋە ئۇنىڭ يولىنى كۆرسىتىپ مۇنداق دەيدۇ: دىلىغا ئەقىدە تەلىماتىنى مۇستەھكەم ئورنىتىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا نەزىرىيە ئارقىلىق تەلىمات بېرىش، ئۇنىڭ بىلەن بەس ـ مۇنازىرە ئۆتكۈزۈش يولى بىلەن ئەمەس، بەلكى قۇرئان ۋە ئۇنىڭ تەپسىرلىرىنى ئوقۇش، ھەدىس ۋە ئۇنىڭ شەرھىلىرىنى بىلىش، ئىبادەتنىڭ ئادا قىلىشقا تېگىشلىكلىرىنى ئادا قىلىشتەك ئىشلار بىلەن مەشغۇل بولۇش ئارقىلىق ئۆگىتىلىدۇ. ئەمەلىي ھاياتتا قۇلاقلىرى بىلەن ئاڭلىغان قۇرئان تىلاۋەتلىرى، كۆزلىرى بىلەن كۆرگەن قۇرئان ۋە ھەدىسنىڭ ئىجرا قىلىنغان بۇيرۇقلىرى، ئادا قىلىنغان ئىبادەتلەرنىڭ كۆز ئالدىدا كۆرۈنۈپ تۇرۇشى بىلەن بالىنىڭ ئەقىدىسى تېخىمۇ مۇستەھكەملىنىشكە باشلايدۇ.

**1252 ـ سوئال: بالىلاردا توغرا ئىسلامىي ئەقىدە تۇرغۇزۇشنىڭ قەدەم باسقۇچلىرى**

بىرىنچى، بالىغا تەۋھىد كەلىمىسىنى ئۆگىتىش. ھاكىم ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: «بالىلىرىڭلارنى ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر» دېگەن سۆز ئۇستىگە ئېغىز ئاچتۇرۇڭلار، ئۆلۈش ئالدىدا «ئاللاھتىن باشقا ئىلاھ يوقتۇر» دېگەن سۆزنى دېگۈزۈڭلار.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېڭى ئىسلام جەمئىيىتى قۇرۇشنىڭ دەۋىتىنى ئېلىپ بېرىشتا بالىلارغا قارىتا شۇنچىلىك ئەھمىيەت بەردىكى، ئۇلارنى دەۋەت قىلىش ئىشلىرىدا ھەمىشە ئۇلارنى ئالدىنقى ئورۇنغا قويۇپ كەلدى. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەدىنىگە ھىجرەت قىلىش ئۈچۈن مەككىدىن يولغا چىققان كېچىسى ئەلى (ئاللاھ ئۇنىڭ يۈزىنى نۇرلاندۇرۇۋەتسۇن !) پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆيىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سىياقىدا يېتىپ، كاپىرلارنىڭ پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ يوقلۇقىدىن گۇمانلىنىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشتەك مۇقەددەس بىر قوغدىغۇچىلىق ۋەزىپىسىنى ئۈستىگە ئېلىشقا مۇيەسسەر بولدى، بۇ يەنە ئۆز نۆۋىتىدە بالىلارنىڭ كەلگۈسىدە ئىسلام ئۈچۈن مەسئۇلىيەتچان، قورقماس ئەزىمەتلەردىن بولۇپ يېتىلىشى ئۈچۈن ئېلىپ بېرىلغان جانلىق تەربىيىلىشنىڭ ئۈرنىكى بولدى.

ئىككىنچى، بالىغا ئاللاھنى سۆيۈشنى، ئاللاھنىڭ كۆزىتىشىنى، ئاللاھتىن ياردەم سوراشنى، قازا ۋە قەدەرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن بولىدىغانلىقىغا ئىمان كەلتۈرۈشنى ئۆگىتىش.

ھەر بىر بالىنىڭ شەخسىيتى، ئىجتىمائىي مۇھىتى، ئىقتىسادىي تۇرمۇشى ياكى مەكتەپ ھاياتىغا مۇناسىۋەتلىك بىرەر قىيىنچىلىقى بار. بۇ ئەھۋاللاردىكى قىيىنچىلىقلىرى بىر بالىنىڭ يەنە بىر بالىغا قارىتا ئوخشاش بولمايدۇ، بالىلار ئۆزلىرىنىڭ قايسى بىر جەھەتتىكى قىيىنچىلىقىنى ھېسسىياتلىرى بىلەن ئىپادىلەيدۇ ياكى ھېسسىياتسىز بىر شەكىلدە ئۇقتۇرىدۇ. ئەھۋال ئۇنداق ئىكەن، بالىلارنىڭ قىيىنچىلىقلارنى يېڭىشىگە قايسى يوللار ئەڭ مۇۋاپىق كېلىدۇ؟ ئېنىقكى، ئۇنىڭ بۇ قىيىنچىلىقلىرى ئۇنىڭ ئاللاھتىن ياردەم تىلىشى، ئاللاھنىڭ شەيئىلەرنى ئىبرەت كۆزى بىلەن كۆزىتىشى، ئىشلىرىنىڭ ھەممىسىدە ئاللاھتىن ياردەم سورىشى، قازا- قەدەر، ياخشىلىق ۋە مۇسىبەتنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن كېلىدىغانلىقىغا ئىشىنىشى بىلەن ھەل بولىدۇ. بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆگەتكەن ۋە ئۆز ئەمەلىيىتى بىلەن ئىسپاتلاپ بەرگەن يولىدۇركى، ھېچقانداق بىر ئىنسان بۇندىن باشقا بىر يول ئارقىلىق قىيىنچىلىقنى يېڭىشتە نەتىجىگە ئېرىشەلمەيدۇ. ئاللاھقا بولغان مۇھەببىتىنىڭ چوڭقۇرلىششى، ئۆزى ئۈچۈن ياردەم سورىشى، دىلىدا پەقەت ئاللاھتىنلا ئۈمىد كۈتۈشى، قازا ۋە قەدىرنىڭ ئاللاھ تەرىپىدىن ئىكەنلىكىگە چىن دىلىدىن ئىشىنىشى قاتارلىقلار ھازىرقى بالىلىق دەۋرىدە بالىلار ئۈچۈن بىردىن بىر نىجاتلىق يول بولسا، ئۇلارنىڭ كەلگۈسى ئۈچۈن تەربىيىلىنىشى، تاكى ھاياتىنىڭ ئاخىرغىچە ماڭىدىغان يولىنى توغرا تاللىشىدىكى ۋە ئۇنىڭدا مۇستەھكەم تۇرالىشىدىكى چېنىقىش ئۈچۈن كەم بولسا بولمايدىغان پەرۋىشلىنىش يولىدۇر.

ئىبنى ئاباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئارقىسىغا مىنگىشىۋالغانىدىم. ئۇ: ئى ئوغلۇم ! مەن ساڭا بىر قانچە كەلىمە ئۆگىتىپ قوياي. اللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا چىڭ يېپىشقىنكى، الله سېنى قوغدايدۇ. اللەنىڭ بۇيرۇقلىرىغا ئىزچىل ئەمەل قىلغىنكى، اللەنى كۆز ئالدىڭدا تاپىسەن. بىر نەرسە سورىساڭ، اللەتىن سورىغىن. ياردەم تىلىسەڭ، اللەتىن تىلىگىن. بىلىپ قويغىنكى، بارلىق ئۇممەت ساڭا پايدا يەتكۈزۈش ئۈچۈن بىر يەرگە يىغىلسىمۇ، الله ساڭا پۈتۈۋەتكەندىن باشقا ھېچقانداق پايدا يەتكۈزەلمەيدۇ. ئەگەر بارلىق ئۇممەت ساڭا زىيان يەتكۈزۈش ئۈچۈن يىغىلسىمۇ، الله ساڭا پۈتۈۋەتكەندىن باشقا ھېچقانداق زىيان يەتكۈزەلمەيدۇ. قەلەملەر كۆتۈرۈلدى، بەتلەر قۇرۇدى. (تىرمىزى: 2516)

ناۋادا ھەر بىر بالا مۇشۇ ھەدىسنى ياد ئېلىپ ئۇنىڭ مەنىسىنى چۈشەنسە، بۇ بالىنىڭ ھاياتىدا ھېچقانداق بىر قىيىنچىلىق قالمايدۇ، ئۇنىڭ ھايات مۇساپىسىدە ھېچبىر توسالغۇ بولمايدۇ. بۇ ھەدىس مەنىۋىي جەھەتتە ئاللاھتىن ياردەم سوراش، ئاللاھقىلا يۆلىنىش، قازا ۋە تەقدىرگە ئىشىنىشنىڭ پەزىلىتى بىلەن بالىنى ھەرقانداق قىيىنچىلىقنى يېڭەلەيدىغان قۇدرەتكە ئىگە قىلىدۇ، ساھابىلارنىڭ پەزىلەتلىرى شۇكى، ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ تەلىماتىنى

ئاڭلىغاندىن باشلاپ ھاياتىدا يولۇققان ھەر قانداق بىر ئىشتا ئاللاھتىن ياردەم سورايتتى، ھەر قانداق بىر ئىشتا ئاللاھقا ئىلتىجا قىلاتتى، ئاللاھتىن باشقا قۇدرەتلىك زاتنىڭ يوقلىقىغا، مۇسىبەت بىلەن ئازادىلىكنىڭ، مۇشكۇللۇك بىلەن ئاسانلىقنىڭ بىللە ئىكەنلىكىگە شەكسىز ئىشىنەتتى. تۆۋەندە بىز سىزگە بۇنىڭ ئەمەلىي مىساللىرىنى بايان قىلىمىز.

ئۈچىنچى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى، ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى ۋە ئۇلۇغ ساھابىلارنى ياخشى كۆرۈشنى ئۆگىتىش.

بالىلارغا بۇ مەزمۇندا تەلىم بېرىش دەل «بىر ئاللاھتىن باشقا ئاللاھ يوق دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن ۋە مۇھەممەد ئۇنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى دەپ گۇۋاھلىق بېرىمەن» دېگەن ئىككى شاھادەت كەلىمىسىنىڭ ئىككىنچىسىنى ئەمەلىيەت بىلەن تەستىقلاشنى ئۆگىتىش باسقۇچىدۇر. ساھابىلار ۋە سەلەپ سالىھلار دەل مۇشۇ يول بويىچە يول تۇتقان ۋە ئۇلار بۇنى بالىلارنىڭ ۋۇجۇدىغا، ئېڭىغا سىڭدۈرۈش ئۈچۈن شۇنچىكىلىك تىرىشچانلىق كۆرسەتكەن ئىدىكى بالىلارنىڭ پۈتكۈل ئىش- ھەرىكىتى ۋە ئەمەلىيىتى ئىككىنچى شاھادەتنىڭ ئەمەلىيلىشىشىنىڭ ئىپادىسى ئىدى. بۇنى بالىنىڭ ۋۇجۇدىغا سىڭدۈرۈشنىڭ بالىنىڭ دىققەت، نىشانىنى بۇنىڭغا مەركەزلەشتۈرۈشنىڭ قانچىلىك دەرىجىدە مۇھىم ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىپ يەتكەن سەلەپ- سالىھلار بالىلارنىڭ شەيئىلەرگە بولغان قىزىقىشىنى، چۈشىنىشىنى ئاشۇرۇپ، ئۇنى پۈتكۈل ھەرىكەتلىرىدە نامايەندە قىلىشى، ھەرقانداق بىر توسالغۇ ۋە مۇشكۇلاتقا يولۇققاندا، ئۇنى بۇ ئارقىلىق ھەل قىلىشى ئۈچۈن بالىلارنى شۇ ئۇسۇلدا تەربىيىلەشكە ناھايىتىمۇ بەك ئېتىبار بېرىپ كېلىشكەندى. ھەممىمىزگە مەلۇم بولغىنىدەك، ئىنسانىنىڭ تەبىئىيىتى ئەتراپتىكى مۇھىتنىڭ تەسىرىگە ئاسان ئۇچرايدىغان، ئەتراپىدىكى كىشىلەرنىڭ مېڭىش - تۇرۇش، ئىش - ھەرىكەت ۋە ئەمەللىرىنى دورايدىغان خۇسۇسىيەتكە ئىگەدۇر. ئىسلام پىسخىكىسى بالىلارنى تەربىيىلەشتىن ئىبارەت بۇ مۇھىم ئىشتا بالىلارغا مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۈرنەك قىلىشنى تەربىيىلەشنىڭ مۇھىم نىشانى قىلىدۇ. چۈنكى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام شۇنداق بىر ئۈرنەككى، ئۇنىڭ ھايات ئەمەلىيەتلىرى ئىلاھىي بۇيرۇق ئاستىدا تاۋلانغان ئاجايىپ مۇكەممەل بىر ئۈبراز بولۇپ، پۈتكۈل ئىنسانىيەت دۇنياسى ئۈچۈن ئەڭ مۇكەممەل، ئاللاھنىڭ بەندىلىرى ئىچىدىن تاللىغان پەيغەمبەرلىرى ئىچىدىمۇ ئەڭ ئەۋزەل ئورۇنغا ئىگە زاتتۇر.

تۆتىنچى، بالىلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ئۆگىنىشكە رىغبەتلەندۈرۈش. ساھابىلەر ۋە سەلەپ ئەھلىلىرى باللىرىغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ئۆگىتىشكە شۇنچىلىك ھېرىسمەن ئىدىكى، ھەتتا ئۇلار بۇ بىلىمنى ئۇلارنىڭ قۇرئان ئۆگىنىشىگە بىرلەشتۈرۈپ ئۆگىتەتتى. چۈنكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ئۆگىنىش كىشىنىڭ روھىنى ئۇرغۇتۇپ، ئىسلامنىڭ ھەقىقىي ماھىيىتىنى چۈشىنىشكە ياردەمدە بولۇپلا قالماستىن، بەلكى قۇرئاننىڭ ئىنسانلارنى گۇمراھلىق، جاھىللىق قويندىن توغرا يولغا ئېلىپ چىقىپ، ھەقىقىي بىر دۇنيا ئاخىرەتلىك بەختلىك ھاياتقا، دۇنيا- ئاخىرەتلىكتىكى ئالىي دەرىجىلەرگە يەتكۈزۈدىغان مۇقەددەس ئىلاھىي كىتاب ئىكەنلىكىنىڭ نەزەرىيۋىي بىلىمنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھايات ئەمەلىيىتى ۋە ئۇنىڭغا ئەگەشكەنلەرنىڭ ئەمەلىيىتى بىلەن ۋۇجۇتقا چىقارغان جانلىق شاھىتىدۇر.

بەشىنچى، بالىغا قۇرئان ئۆگىتىش. بالا تەربىيىلىگۈچىلەر ۋە ئاتا- ئانىلار بالىغا بولغان

تەربىيىسىنى قۇرئان ئۆگىتىش بىلەن باشلىشى لازىم. بۇنداق قىلىش بالىنىڭ ئاللاھ تائالانىڭ ئۆزىنى ياراتقان پەرۋەردىگارى ئىكەنلىكىنى، قۇرئاننىڭ ئاللاھنىڭ سۆزى ئىكەنلىكىنى بىلىشى ئۈچۈندۇر. شۇنداقلا، دىلىدا قۇرئان روھى، پىكىر، ئىدراك ۋە ھەۋەسلىرىدە قۇرئاننىڭ نۇرىنىڭ پارلىشى، دىلىدا قۇرئانغا نىسبەتەن ھەۋەس ۋە ئىشتىياقىنىڭ بولۇشى، قۇرئاننىڭ بۇيرىغانلىرىنى ئادا قىلىشقا ھېرىسمەن بولۇشى، توسقانلىرىدىن يىراق بولۇشى، قۇرئاننىڭ ئەخلاقى بىلەن ئەخلاقلىنىشى ۋە قۇرئان كۆرسەتكەن يولدا مېڭىشى بىلەن چوڭ بولۇشى ئۈچۈندۇر.

ساھابىلار بالىلىرىنى قۇرئان بىلەن تەربىيىلەشكە ناھايىتى بەك ھېرىسمەن بولغانلىقى ئۈچۈن، بالىلىرىنىڭ قۇرئانغا ئائىت ئىشلىرىنى يېقىندىن كۆزىتىپ، قىلمۋاتقانلىرىنىڭ توغرا ياكى خاتالىقىنى بىلىش ئۈچۈن بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا يەتكۈزەتتى.

ساھابىلار بالىلىرىنىڭ قۇرئان بىلەن باغلىنىشى ۋە بالىلىرىغا قۇرئاننىڭ بەرىكىتىنىڭ ھاسىل بولۇشى ئۈچۈن قۇرئاننىڭ بەرىكەتلىرىنىڭ چۈشىدىغان پۇرسىتىنى كۈتەتتى. تەبەرانىي، ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن قىلغان رىۋايىتىدە دېيىشىچە، ئۇ ھەر قېتىم قۇرئاننى خەتمە قىلسا، بالىلىرى ۋە ئەھلىنى يىغىپ ئۇلارغا دۇئا قىلاتتى. ئابدۇللاھ ئىبنى ئابباس ئۆزىنىڭ ناھايىتى كىچىك تۇرۇپلا قۇرئاننى ياد ئالغانلىقىدىن پەخىرلىنەتتى. بالىلارنىڭ قۇرئان ئوقۇشى ئائىلە ۋە جەمئىيەت ئۈستىگە چۈشىدىغان بالايى قازانى كۆتۈرىۋېتىدۇ.

ئالتىنچى، ئەقىدىدە چىڭ تۇرۇش ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن قۇربان بېرىشنى ئۆگىتىش. ئەقىدە ئۇنىڭغا كۆرسىتىلگەن پىداكارلىق بىلەن ئۈستۈن ئورۇنغا چىقىدۇ. پىداكارلىق كۆرسىتىش دائىرىسى كۆچەيگەنسېرى، ئەقىدىدە مۇستەھكەم تۇرۇش ئىرادىسىمۇ ئېشىپ بارىدۇ. بۇ، راستچىللىقتا مۇستەھكەم تۇرۇشنىڭ دەل ئۆزىدۇر. بۈگۈنكى دەۋرىمىزدە مۇسۇلمان بالىلار ئەقىدىدە ۋە باشقا ئاڭ قاراشلىرىدا نۇرغۇنلىغان توسالغۇلارغا، ئۇلارنى ئىسلامدىن چىقىرىش ئۈچۈن دىن دۈشمەنلىرى تەرىپىدىن قۇرۇلغان سۈيىقەست پىلانلىرىنىڭ تۇزاقلىرىغا ئۇچرىماقتا. ئۇ بۇلارغا تاقابىل تۇرۇشى ئۈچۈن ئەقىدىسى مۇستەھكەم، ئىرادىسى تەۋرەنمەس، ئۆز دىنىنى قوغداش يولىدا پىداكار بولۇشى لازىم. شۇنداق قىلغاندىلا ئۇ ئىماننىڭ ھالاۋىتىنى تېتىيالايدۇ، ئۆزىدىكى كۈچ قۇۋۋەتنىڭ دەرىجىسىنى يۇقىرى كۆتۈرەلەيدۇ، قۇرئان ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالىنى ئوقۇش ئارقىلىق مۆئمىنلەردە بولۇپ كېلىۋاتقان ۋە بولۇشقا تېگىشلىك پىداكارلىقلار بىلەن تونۇشۇپ، ئۆزىنىڭ ئاللاھ يولىدىكى پىداكارلىقلىرىدا ئۇلارنى ئۈلگە قىلىدۇ. بۈگۈنكى دەۋرىدىكى مۇسۇلمان بالىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مۆئمىنلەرنىڭ بالىلىق دەۋرىدە ئاللاھنىڭ دىنى ئۈچۈن كۆرسەتكەن پىداكارلىقلىرىنى ۋە ئۇنىڭغا ئالاقىدار قىسسىلەرنى ئاڭلاپ، ئۇلاردىن ياخشى ئۈلگە ئېلىشى، ساھابىلارنىڭ بالىلىرىنىڭ يوللىرىنى تۇتۇشى، ئىمان يولىدا مۇستەھكەم تۇرۇپ، دىن يولىدا مالامەت يەتكۈزگۈچىنىڭ مالامىتىدىن قورقماسلىقى كېرەك.

**1253ـ سۇئال: بالىلارنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ۋە ئۇنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرىنى ياخشى كۆرىدىغان قىلىپ تەربىيىلەشنىڭ ئۇسۇلى**

قانداق قىلغاندا، بالىلارنىڭ دىلىغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ياخشى كۆرۈش ئىشتىياقىنى ئورناتقىلى بولىدۇ؟

بىز ساھابىلار (ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولسۇن !) نىڭ بالىلارنىڭ ھاياتىنى، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا بولغان ياخشى كۆرۈشنى قانداق بەرپا قىلغانلىقىنى، پەيغەمبەر

ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇلارنىڭ ھاياتىدا قانچىلىك مۇھىم بولغانلىقىنى بىلسەك، ئۇلارنىڭ تۆۋەندىكىدەك ئەمەلىيەتلىرىنىڭ سوئالىمىزنىڭ ئەڭ ياخشى جاۋابى ئىكەنلىكىنى بىلەلەيمىز.

ئۇنىڭ دەۋىتىنى تېز قوبۇل قىلىش ۋە بۇيرۇغانلىرىنى ئورۇنلاش. تېز قوبۇل قىلغانلىقىنىڭ ئۆزى قوبۇل قىلغۇچىنىڭ دەۋەت قىلغۇچىغا نىسبەتەن مۇھەببىتىنىڭ كۈچلۈك بولغانلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر. ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىپنىڭ ناھايىتى كىچىك تۇرۇپلا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋىتىنى ھېچ بىر ئىنسانغا مەسلىھەت سېلىشنىمۇ ئويلاشماي تېز قوبۇل قىلغانلىقى بۇنىڭ بىر مىسالىدۇر. بولۇپمۇ ئەقىدە ۋە پرىنسىپ مەسىلىسىدە شۇنداق بولۇشنى تەلەپ قىلىدۇ، چۈنكى ھەر بىر ئىنساننىڭ ئۆزىگە خاس ئىنتىلىش ۋە تاللاش يولى باردۇر. ھەرقانداق بىر ئىنساننىڭ ۋۇجۇدىدا مەيلى ئۆزى بىلسۇن ياكى بىلمىسۇن، ئىسلامنى ئېتىراپ قىلىدىغان بىر خاراكتېر بولىدۇ. قاچانكى بۇ ئەقىدە ئۆز ئىپادىسىنى ئاشكارا تاپقاندا، ئۇنىڭ دىلىدا قورقۇنچ ۋە ئەندىشە يوق بولىدۇ. شۇڭا ئىسلامنىڭ دەسلەپكى باسقۇچلىرىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن خەدىچە ئانىمىز مەككىنىڭ بىر چېتىدە مەخپىي ناماز ئوقۇۋاتقاندا ئەلىيمۇ ئۆزلىگىدىن كېلىپ ئۇلار بىلەن بىللە ناماز ئوقۇيتتى، بۇ ئۇنىڭ سەككىز ياشلىق ۋاقتى ئىدى. بۇ كىچىك بالا ئۆزىدىكى ئەقىدىنىڭ پەزىلىتى بىلەن ئاتىسى ئەبۇتالىپ ئۇنى كۆرۈپ قالغاندىمۇ ئۇنىڭدىن قورقۇپ قالمىغانىدى. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بالىلىق دەۋرىدىكى ئويۇن ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ئۆزى ئېھتىياجلىق بولغان ھەممە نەرسىدىن ۋاز كېچىپ، ئۆزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىگە ئاتىغانلىقى، ئۇنىڭ دەۋەتلىرىنى قوللاپ، بۇيرۇغانلىرىنى ئادا قىلىشقا ئالدىرىغانلىقى، پۈتۈن جان ـ دىلى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ خىزمىتىدە بولغانلىقى، ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى نەقەدەر ياخشى كۆرگەنلىكىنىڭ ئىپادىسىدۇر. شۇنداقلا يەنە كىچىك ساھابىلارنىڭ ئۇنىڭغا بەيئەت قىلغانلىقى، ئۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋەتلىرىنى تېز قوبۇل قىلغانلىقىنىڭ ئىپادىلىرىدىندۇر.

دېمەك، ساھابىلارنىڭ بالىلىرى ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بۇيرىشى ۋە رىغبەتلەندۈرۈشى بىلەن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى ياخشى كۆرىدىغان بولۇپ ئۆسۈپ يېتىلگەن ئىدى. ئېنىقكى، بالىلار قانداق نەرسىگە كۆندۈرۈلسە، تاكى قېرىغىچە شۇ نەرسە ئۈستىدە بولىدۇ.

## 1254 ـ سۇئال: ئاتا ـ ئانىلارنىڭ بالىلىرىغا قۇرئان ئۆگەتكەنلىكىنىڭ ساۋابى ۋە قۇرئان ئۆگىتىشنىڭ ئۇسۇلى

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله بىر كىشىنىڭ دەرىجىسىنى شۇنداق كۆتۈرىدۇكى، (ئاخىرى) ئۇ كىشى: ”بۇلار ماڭا نەدىن كەلدى؟ “ دەپ سورايدۇ. الله: ”بالاڭنىڭ سەن ئۈچۈن قىلغان دۇئاسىدىن (كەلدى) “دەيدۇ. (بەززار: 3141)

قۇرئاننىڭ بالىلارنىڭ ئەقلىي ۋە قەلبىنى يورۇتۇشى ئۈچۈن بالا تەربىيىلىگۈچىلەر ۋە ئاتا ـ ئانىلار بالىلار ئۇنى ئوقۇغاندا ئۇلارغا ئوقۇغانلىرىنىڭ مەنىسىنى ئاددىي ۋە قىسقا ئىبارىلەر بىلەن چۈشەندۈرۈشى كېرەك. ئۇلارغا بۇنى چۈشەندۈرۈش تېخى بالدۇر دەپ قارالمىسۇن. كۆپىنچە ئىنسانلار تەرىپىدىن كىچىك، ئەقلىي ـ ھوشى تېخى تولۇق يېتىلىپ بولۇنمىدى دەپ ئەھمىيەتسىز قارالغان بالىلارنىڭ كاللىسىغا ھازىرقى زاماندىكى كومپيۇتېرلارغا قاچىلانغان مەلۇماتتىنمۇ كۆپ نەرسىنى قاچىلىغىلى بولىدۇ.

قۇرئان كەرىم تەسىرىنىڭ يۈتكۈل ئىنسانلارغا نىسبەتەن ناھايىتى چوڭ ئىكەنلىكى ھەممىگە مەلۇمدۇر. ئۇنىڭ تەسىرى شۇنىڭدىن ئىبارەتكى، ئۇ كىشىنىڭ دىققىتىنى ئۆزىگە تارتىپ، قەلبىنى مايىللاشتۇرىدۇ. ئىنساننىڭ دىلى قانچىلىك پاك بولسا، ئۇنىڭ قۇرئاننىڭ تەسىرىگە ئۇچرىشىمۇ شۇنچە كۈچلۈك بولىدۇ. باللار بولسا ئىنسانلار ئىچىدىكى ئەڭ پاك بەندىلەردۇر. شەيتاننىڭ ئۇنى ئازدۇرۇشى تېخى باشلانمىغان باسقۇچتىدۇر. بىز مەككىدە نازىل بولغان قىسقا ئايەتلەر ئۈستىدە مۇلاھىزە ئېلىپ بارىدىغان بولساق، ئۇ ئايەتلەرنىڭ باللارنىڭ قوبۇل قىلىش تەبىئىتىگە ناھايىتى ماس كېلىدىغان قىسقا ئايەتلەر ئىكەنلىكىنى كۆرىمىز. قۇرئان كەرىمنىڭ قىسقا سۈرىلىرىنىڭ، يادا قىلىشقا ئاسان ۋە تەسىرى كۈچلۈك بولغاچقا، باللارنىڭ يادا ئېلىشى ئۈچۈن تەقدىم قىلىنىدۇ. ئەدىبىياتشۇناس يازغۇچى مۇستەفا سادىق ئەررافئىي بۇنى تېخىمۇ تەپسىلىي بايان قىلىپ مۇنداق دېگەن: قىسقا سۈرىلەرنىڭ ھەر بىرى ئالاھىدە مەنىگە ئىگە بولۇپ، قۇرئاننىڭ شۇنداق بولۇشىدا ئالاھىدە بىر ھېكمەت بار. بۇ ئىنسان تەبىئىتىگە بىۋاستە تەسىر قىلىدىغان ئاجايىباتلارنىڭ ئاجايىبلىرىدىن، ئۇلار ئىنسان تەبىئىتىدە ئىلاھىي مۆجىزىنىڭ دەلىللىرىنى ئورنىتىدۇ قۇرئان بېلىمىدە بايان قىلىنغىنىدەك، قۇرئاندىكى ھەر بىر سۈرە ھەرگىزمۇ ھازىرقى تەرتىپ بويىچە رەتلىك ھالدا نازىل قىلىنمىغان. مەسىلەن، قۇرئاننىڭ ئەڭ ئاخىرقى سۈرىسى ئەڭ ئاخىر دا نازىل بولمىغان، ھەم ئەڭ ئالدىدىمۇ نازىل بولمىغان، بىز بۇندىن باشقا قىسقا سۈرىلەرنى ساناپ چىقساق، ھەممىسى بىر پارە مىقتارىغا يەتمەيدۇ، ئاللاھ تائالا قۇرئاننى ئۆزى مۇشۇ تەرتىپ بويىچە رەتلىنىشىنى خالىغان بولۇپ، ئاللاھنىڭ ئاسان قىلىشى بىلەن سۈرە يادلاشقا باشلىغان كىشىلەر ئۈچۈن بۇ سۈرىلەر يادا ئېلىشقا ئاسان كېلىدۇ. بۇ سۈرىلەرنىڭ ھەر بىرى قىسقا- قىسقا بولسىمۇ، ھەر بىرسى بىردىن مۇكەممەل مەنىگە ئىگە بولغان بىر پۈتۈن سۈرىدۇر. ئۇلارنى يادلاشتا، بىرىنچىدىن، بۇنى ئوقۇغان بالا زېرىكىپ قالمايدۇ. ئىككىنچىدىن، سۈرە بىلەن سۈرە ئارىسىدىكى ئايرىملىق ئۇلارنىڭ ئېسىدە ئاسان قالىدۇ. باللار بۇ سۈرىلەردىن بەزىلىرىنى ھەتتا قۇرئان ئوقۇشنى ئۆگىنىشتىن باسقۇچتا ئۆگىنىپ بولىدۇ ۋە ئۇلاردىن تېزلا ئۆتۈپ كېتىدۇ. ئۈچىنچىدىن، قۇرئان ئوقۇشى تېزلەشكەنسېرى، بۇ سۈرىلەر تېخىمۇ ئاسان بىلىنىدۇ. ھەر بىر سۈرىنىڭ خاسلىقلىرى ئۇلارغا ئېنىق بىلىنىپ يادا قىلىشى ۋە يادا قىلغانلىرىنى ئېسىدە ساقلىشى ئاسان بولىدۇ. بۇنداق بولۇشى توغرىسىدا ئاللاھ تائالا : «بىز مۆئمىنلەرگە (يەنى ئۇلارنىڭ دىللىرىغا) شىپا ۋە رەھمەت بولىدىغان قۇرئان ئايەتلىرىنى نازىل قىلىمىز، قۇرئان كاپىرلارغا زىياندىن باشقىنى زىيادە قىلمايدۇ (يەنى ئۇلار قۇرئاننى تەستىق قىلمىغانلىقتىن، ئۇلارنىڭ كۇفرى تېخىمۇ ئاشىدۇ.)» ( سۈرە سەن 2- ئايەت) دېگەنلىكىنىڭ مەنىسىدۇر. بۇ يەردە تىلغا ئېلىنغان رەھمەت شۇنداق بىر رەھمەتتۇركى، بۇنىڭ سىرىنى بىلمەكچى بولغانلار قۇرئان سۈرىلىرىدىن بىر سۈرىنى مۇلاھىزە قىلىپ كۆرۈپ باقسا بولىدۇ. بۇنىڭ ئىچىدە باللار ئەڭ ئىلگىرى يادلايدىغان سۈرە، ناس سۈرىسىدۇر. بۇ سۈرىنىڭ قايسى نىزامغا تەۋە ئىكەنلىكىگە دىققەت قىلساق، مۇنۇلارنى بىلەلەيمىز. ھەر بىر ئايىتىنىڭ ئەڭ ئاخىرقى كەلىمىسى س ھەرپى بىلەن ئاخىرلاشقان بولۇپ، بۇ ھەرپ ئىككى لەۋ ئارىسىدا تەلەپپۇز قىلىنىدىغان ھەرپلەرنىڭ ئىچىدىكى ئەڭ قاتتىق ھەرپتۇر، شۇنداقلا بالىنىڭ قۇلىقىغا ئەڭ چىرايلىق ئاڭلىنىدىغان ۋە ئىش ھەرىكەتلىرى ئەڭ ياخشى تېزگىنلىنىدىغان ھەرپتۇر. سۈرىنىڭ ھەر بىر ئايىتى سۆز قىلىشنى ئەمدىلا باشلىغان ھەر قانداق بىر بالىنىڭ ئۆگىنىشى، تەلەپپۇز قىلىشى ئۈچۈن تەسكە توختىمايدىغان دەرىجىدە يەڭگىلدۇر ۋە

قاپپىەلىكتۇر. ھەرپلىرىنىڭ تىزىلىشىدا بىر- بىرىگە جىپسىلىشىپ كەلگەندۇر. بۇ ئاجايىبلىق بىلەن تەرتىپلەنگەن سۈرىنىڭ تاماملىنىشى قانداق بولدى؟ بۇنىڭ قانداق بولغانلىقىنى بالىلارغا قۇرئان ئۆگەتكەن ياكى ئۇلارنىڭ ئۆگەنگەنلىكىنى كۆرگەن ھەر بىر ئىنسان بالىلارنىڭ بۇ سۈرىلەرنى يادا ئالغاندا بالىلارنىڭ سۈرىنى ناھايىتى چىرايلىق بىر رېتىمدا ئاخىرلاشتۇرغانلىقىنى كۆرىدۇ.

## 1255-سۇئال: ئىبادەتنىڭ ئەھمىيىتى

ئىبادەتنى بىنا قىلىش ئەقىدىنى بىنا قىلىشنىڭ تولۇقلىمىسىدۇر. چۈنكى، ئىبادەت ئۆزىنىڭ روھى بىلەن ئەقىدىنى ئوزۇقلاندۇرىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە، ئىبادەت ئەقىدىنىڭ شەكلىي ئاساسىدۇر. ھەر بىر بالا پەرۋەردىگارىنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشۇپ، ئۇنىڭ بۇيرۇقلىرىنى قوبۇل قىلغىنىدا، ئۆزىنىڭ ۋۇجۇدىدىكى تەبىئىي تۇيغۇ بىلەن ماسلىشىپ، ئۇنىڭدا بىر خىل ئازادىلىك ۋە خۇشھال كەيپىياتنى پەيدا قىلىدۇ. دوكتۇر سەئىد رامىزان ئەلبوتى بۇ توغرىسىدا مۇنداق مەنىدىكى سۆزلەرنى قىلغان: ئەقىدىنىڭ مايىسىسى ھەر تۈرلۈك ئىبادەت بىلەن سۇغۇرۇلۇپ، ئوغۇتلىنىپ قۇۋەتلىنىشى كېرەككى، دىلدىكى ئەقىدە مايىسىسى شۇ ئارقىلىق ياشنايدۇ. ئۇنىڭ بىلەن باراقسانلىشىدۇ. شۇندىلا، ھايات مۇساپىسىدە ئۇچرايدىغان تۈرلۈك بوران - چاپقۇنلارغا بەرداشلىق بېرىپ مۇستەھكەم تۇرىدۇ.

بالىلىق مەزگىلى مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالىدىغان مەزگىل بولماستىن، كەلگۈسىدە ئۈستىگە ئالىدىغان مەسئۇلىيەتلەر ئۈچۈن تەييارلىنىدىغان، چېنىقتۇرۇلىدىغان ۋە تەربىيىلىنىدىغان مەزگىلدۇر. بالىلىق مەزگىلىدە دىنىنىڭ ئاساسلىق ئەھكاملىرىدىن ئىبارەت بالاغەتكە يەتكەندىن باشلاپلا ئادا قىلىشى تەلەپ قىلىنىدىغان مەسئۇلىيەتلەرنى ئادا قىلىشنى كىچىكىدىن باشلاپ مەشىق قىلسا، كېيىن بۇنى ئۈستىگە ئېلىش ۋە ئادا قىلىشتا ھاياتىنىڭ ھېچقانداق بىر توسالغۇسى ئۇنىڭغا دەخلى قىلالمايلا قالماستىن، ئۇنىڭ ئىشەنچىسى تولۇپ - تاشقان، جەسۇرلۇقى ئۇرغۇپ تۇرغان ھالەتتە بولىدۇ. بالىنىڭ ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىشى ئۇنىڭ دىلىدا خۇددى ئاللاھنىڭ ئۆزىگە ئېرىشكەندەك بىر تۇيغۇنى ھاسىل قىلىدۇ. ھاۋايى- ھەۋەسلەرگە بېرىلىش، غەزەپ، ئۆچمەنلىك تۇيغۇلىرىنى تىزگىنلەشتە ئەقىدىسى شۇنچىلىك ياخشى رول ئوينايدۇكى، ئۇنى تۈز يولدىكى سالماق تەبىئەتلىك بىر ئادەم قىلىدۇ. ئۇنىڭ مەنىۋىي دۇنياسى ئاللاھقا بولغان ئىبادەت بىلەن ياشارتىلغان ئىكەن، ئۇنىڭدىكى شەھۋەتكە، ھاۋايى - ھەۋەسكە بېرىلىش تۇيغۇسى ئاجىزلاشقان، ئاللاھنىڭ چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشۇش قىزغىنلىقى كۈچلۈك بولغان ھالەتتە بولىدۇ. ئۇنىڭ روھى كەيپىياتى كۆتۈرەڭگۈ، دىلى ئازادىچىلىك ئىچىدە بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، ئۇنىڭ دىلى قۇرئان ئوقۇشنى ياكى ئاڭلاشنى ياكى بولمىسا نامازلارنىڭ قىيام، رۇكۇ، سەجدىلىرىدە تۇرۇشنى خالايدۇ، روزا تۇتۇپ ئىپتار ۋاقتىنى ساقلاپ ئولتۇرغاندا ئاڭلىغان ئەزان ئاۋازى ئۇنىڭ ئىمانىنى تېخىمۇ كۈچەيتىدۇ، بۇ خىلدىكى ئىبادەتلەر بالىنىڭ ئەقىدىسىنى تېخىمۇ چىڭ، دىنىنىي قۇۋۋىتىنى تېخىمۇ كۈچلۈك قىلىدۇ. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنى كىچىكىدىن ئىبادەت بىلەن تەربىيىلەشنى باشقا خىل ئۇسۇلدا تەربىيىلەشتىن ئۈستۈن ئورۇنغا قويغان. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاللاھ تائالاغا ئىبادەت قىلىش بىلەن چوڭ بولغان بالىلارغا ئاجايىپ كاتتا خۇشخەۋەرنى بەرگەن. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەلىماتىنى مۇلاھىزە قىلغىنىمىزدا، ئۇنىڭ تۆۋەندىكىدەك ئالتە ئاساسقا دىققەت قىلغانلىقىنى بىلەلەيمىز.

### 1256ـ سوئال: باللارنى نامازغا بۇيرۇشنىڭ ھۆكۈمى

بالا ئاق قارىنى پەرقلەندۈرگىدەك بولغان ھامان، ئۇنىڭ بىلەن ناماز ئوقۇش ئارقىلىق نامازنىڭ ئەمرلىرىنى كۆرسىتىشنى باشلايدۇ. باللارنى كىچىكىدىن ناماز ئوقۇشقا كۆندۈرۈشمۇ ئاتا ـ ئانىلار ئۈستىدىكى پەرزەنت ھەقلىرىدىن بىرىدۇر. ئالالاھ تائالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسساالامغا خىتاب قىلىپ مۇنداق دېگەن:

«ئى مۇھەممەد ئائىلەڭدىكىلەرنى (ۋە ئۈممىتىڭنى) نامازغا بۇيرىغىن. ئۆزۈڭمۇ ئۇنى ئادا قىلىشقا چىداملىق بولغىن.» (تاھا سۈرىسى 132 ـ ئايەت) ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتتە، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنى ئۆزىنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرنى ۋە ئۈممىتىنى ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇشقا ۋە ئۇنىمۇ نامازنى چىداملىق بىلەن ئادا قىلىشقا بۇيرۇيدۇ. بۇئايەتتىن شۇنى بىلىۋېلىشىمىزغا بولىدۇكى، باشقىلارنى ياخشىلىققا بۇيرۇغان ئادەم، شۇ ياخشىلىقنى ئاۋۋال ئۆزى قىلىشى؛ يامان ئىشلاردىن توسقان ئادەم، ئاۋۋال ئۆزى ئۇنىڭدىن قول ئۈزىشى لازىم. شۇنداق قىلغاندىلا ئۇنىڭ ئەمەلىيىتى سۆزىگە مۇۋاپىق كەلگەن بولىدۇ. ئەمەلىيىتى سۆزىگە مۇۋاپىق كەلگەن كىشىنىڭ قىلغان تەربىيىسى ئۈنۈملۈك بولىدۇ.

### 1257ـ سوئال: بالىغا ناماز ئۆگىتىشنىڭ ۋاقتى

ئاتا ـ ئانىلار باللىرىغا ناماز ئۆگىتىش باسقۇچىدا ئۇلارغا نامازنىڭ رۇكۇنلىرىنى، ۋاجىپلىرىنى ۋە ئۇنى بۇزىدىغان نەرسىلەرنى ئۆگىتىشكە باشلايدۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆگىتىش باسقۇچىنىڭ ئەڭ دەسلىپىنى يەتتە ياش دەپ توختاتتى.

ئەمر ئىبنى شۇئەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ چوڭ دادىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: باللىرىڭلارنى يەتتە ياشقا كىرگەندە، ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئون ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇغىلى ئۇنىمىسا ئۇرۇڭلار ۋە ئۇلارنىڭ ياتىدىغان ئورنىنى ئايرىۋېتىڭلارر. (ئەبۇ داۋۇد495، تىرمىزى: 407)

بۇ ھەدىستىن كىچىك باللارنى ئۇلار بالاغەتكە يېتىشتىن بۇرۇنلا ناماز ئوقۇشقا ۋە باشقا ئىبادەتلەرگە كۆندۈرۈشنىڭ نەقەدەر ئەھمىيەتلىك ئىكەنلىكىنى بىلۋالالايمىز. چۈنكى ئىسلام دىنىدا نامازدىن باشقا ئىش ئۈچۈن باللارنى ئۇرۇش بۇيرۇلمىغان، بەلكى باللارنى ئورۇپ ـ تىللاش مەنئى قىلىنغان.

### 1258ـ سوئال: ناماز يېشىغا يەتكەن باللارنىڭ ياتاقلىرىنى ئايرىشنىڭ ھېكمىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ھەدىسىدىكى: «ئۇلارنىڭ ياتاقلىرىنى ئايرىۋېتىڭلار» دېگەن سۆزى ئارقىلىق، بىز تەسەۋۋۇر قىلىپ كۆرمىگەن بىر يامان ئاقىۋەتنىڭ ئالدىنى ئېلىشىمىزغا كۆزىمىزنى ئاچماقتا. ئۇ بولسىمۇ قىز ـ ئوغۇللارنى بىر ئۆيدە ياتقۇزۇشنىڭ خەتىرىدۇر. بولۇپمۇ، كۆپ ساندىكى قېرىنداشلىرىمىز ئەڭ ئەھمىيەت بېرىلمەي كېلىۋاتقان مەسىلىلەرنىڭ بىرى، ئوغۇل ـ قىزلارنى ئۇلار بالاغەتكە يەتكەن ياشلىرىدىمۇ بىر ئۆيدە ياتقۇزۇش بولۇپ كەلمەكتە. ئىسلام دىنى ئىنسانلارنىڭ مىجەز ـ خاراكتېرىنى ئوبدان بىلىدىغان ۋە ھېكمەت بىلەن ئىش قىلىدىغان بىر زات تەرىپىدىن كەلگەن ۋە مۇكەممەل قانۇن ـ پىرىنسىپقا ئىگە بىر دىنىدۇر. ئىنسان شۇنداق ئاجايىپ يارىتىلغان بىر مەۋجۇداتكى، ئۇنىڭدا پەرىشتىلەردە بولىدىغان روھانىيلىق ۋە ئېسىل پەزىلەتمۇ بار؛ ئۇنىڭدا ھايۋانلاردا بولىدىغان شەھۋانى كۈچمۇ بار. شۇڭا ئىنساننىڭ روھانىيلىقى ۋە پەزىلىتى ئۇنىڭ ھاۋايى ـ ھەۋەسلىرى ئۈستىدىن غەلىبە قىلغان ۋاقتىدا، بۇنداق ئىنسان پەرىشتىلەر بىلەن

تەڭ، بەلكى پەرىشتىلەردىنمۇ يوقىرى پەزىلەتكە ئىگە بولالايدۇ. ئەگەر ئەكسىچە بولۇپ، ئۇنىڭ هاۋايى ـ هەۋەسلىرى ۋە شەهۋانىي كۈچى ئۇنىڭ روھانىيلىقىغا ۋە ئەقلىگە غالىپ كېلىپ قالسا، بۇنداق ئىنسان هايۋانلارغا ئوخشاش، بەلكى هايۋانلاردىنمۇ تۆۋەن دەرىجىگە چۈشۈپ قالىدۇ.

ئىنسان ئەقىل ـ پاراسەتكە، ۋىجدان ـ غۇرۇرغا ئىگە بولغان ئېسىل مەۋجۇدات بولسىمۇ، ئۇنىڭ دىيانىتى ۋە ئەخلاقى ناچار، ياكى يوق بولسا، ئۇ، هايۋاندىن بەتتەر ئىشلارنى قىلىشتىن هېچ ئۆكۈنمەيدۇ. 10 ياشتىكى باللار بۇرۇنقى ئەسىرلەردە جىنسىي هەۋەسنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلمىگەن بولسا، هازىرقى كۈندە ئۇلار 7 ياشقا كىرمەي تۇرۇپلا ئۇنى بىلىپ بولىدۇ. ئۇلار تېلېۋىزىيەدىن بېرىلىۋاتقان كۇفرى مىللەتلەرنىڭ فىلىملىرىكى ئەدەپسىز، هاياسىز هەرىكەتلەرنى كۆرۈپ ئۆسۈش جەريانىدا، ئۇلارنىڭ جىنسىي قابىلىيىتى يېتىلىشىدىن بۇرۇنلا، ئۇلارنىڭ جىنسىي ئىشلارغا بولغان ئەقلىي جەهەتتىكى قابىلىيىتى ۋە پىكرى ئەلۋەتتە يېتىلىپ بولىدۇ. شۇڭا، ئوغۇل باللار بىلەن قىز باللارنىڭ ياتىدىغان جايلىرىنى ئۇلار بالاغەتكە يېتىشتىن بۇرۇنلا ئايرىۋېتىش، بالاغەتكە يەتكەن ۋە يېتىش ئالدىدا تۇرىۋاتقان ياشلىرىدا، ئۇلارنىڭ ياتاقلىرىنى ئايرىۋېتىش ــ ئوغۇللارنى ئايرىم ئۆيدە، قىزلارنى ئايرىم ئۆيدە ياتقۇزۇش ناهايىتى زۆرۈردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇ ھەدىستىكى كۆرسەتمىسىنىڭ روھى مانا مۇشۇ.

قىش كۈنلىرىدىكى سوغۇقنى، هەممىلا ئۆينى ئىسسىتالماسلىقنى باهانە قىلىپ، ئاتا ـ ئانا، ئوغۇل ـ قىز هەممىسى بىر ئۆيدە يېتىۋېلىش ئىسلام ئەخلاقىغا ۋە پرىنسىپىغا دۇرۇس كەلمەيدۇ. بەزى كىشىلەر ئۆيلىرىنىڭ ئاز، ئۆزلىرىنىڭ چارىسىز ئىكەنلىكىنى ئۆزۈر قىلىپ شۇنداق قىلىشى مۇمكىن. ئەمما بۇنداق ئۆزۈرمۇ قوبۇل ئەمەس. چۈنكى كىشى قانچىلىك كەمبەغەل، قانچىلىك چارىسىز بولغان تەقدىردىمۇ ئۇ، ئاللاھنىڭ ئەمرىنى بەجا كەلتۈرۈشنىلا نىيەت قىلىدىكەن، ئاللاھ ئۇنى مەقسىتىگە يەتكۈزىدۇ، ئۇنىڭغا بۇ ئىشنى ئوڭايلاشتۇرۇپ بېرىدۇ.

كىشىلەردە دىنىمىزنىڭ پرىنسىپلىرىغا ۋە ئەخلاق قائىدىلىرىگە ئەمەل قىلىشقا ئازراق بولسىمۇ هىممەت بولىدىغان بولسا، ئەلۋەتتە ئۇلار قىلالايدۇ. كەمبەغەللىك، كېسەللىك، چارىسىزلىك ۋە باشقىمۇ سەۋەبلەر ئۇنىڭغا توسقۇن بولالمايدۇ. چۈنكى ئاللاھ كىشىلەرنى تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشلارغا بۇيرۇغان ئەمەس. كىچىكلەرنىڭ جايلىرىنى، چوڭلارنىڭ ياتاقلىرىنى ئايرىۋەتمىگەندە، قىز ـ ئوغۇللار ئوتتۇرىسىدىكى هايا ـ ئەدەپ، ئېپپەت ئاجىزلىشىپ قالىدۇ. دېمەك، دىنىمىزغا ئەمەل قىلساق، ئەمەلىمىزنىڭ پايدىسىنى، مېۋىسىنى ئاۋۋال مۇشۇ دۇنيادا، ئاندىن ئاخىرەتتە چوقۇم كۆرىمىز.

### 1259ـسوئال: بالا ناماز ئوقۇمىسا ئۇنى ئۇرۇشنىڭ ۋاقتى هەم هىكمىتى

بۇ باسقۇچ بالا ئون ياشقا كىرگەندىمۇ ناماز ئوقۇمىسا ياكى نامازغا سەل قاراپ سۇسلۇق قىلسا ۋە ياكى نامازدا قەستەن كەمچىللىك سادىر قىلسا، ئۇنى ئادا قىلىشقا هورۇنلۇق قىلسا، ئاتاـ ئانا بولغۇچى ئۇنىڭ پەرۋەردىگارى ئالدىدىكى ھەققىنى ئادا قىلمىغانلىقى ۋە شەيتاننىڭ يولىغا ماڭغانلىقى بىلەن ئۆزـ ئۆزىگە زۇلۇم قىلىشقا باشلىغانلىقى ئۈچۈن ئەدەپلەپ ئۇرسا، جائىز بولىدۇ. چۈنكى بالىنىڭ بۇ ياشتىكى مەزگىلى تەبىئەتتە مەۋجۇد بولغۇچى تەبئىي فىترەتكە رىئايە قىلىدىغان مەزگىلىدۇر، شۇنداقلا رەببىگە بويسۇنۇشنى تەبىئىي قوبۇل قىلغان ھالەتتىكى مەزگىلىدۇر. چۈنكى بۇ باسقۇچتا تۇرغان بالىنىڭ قەلبى يارىتىلىشتىكى پاك، گۇناھسىز تەبىئەتتىكى پاك هالىتىدە بولۇپ ئۇنىڭغا قارىتا شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىسى تېخى كۈچلۈك تەسىر

قىلمىغان باسقۇچتۇر. ئۇنىڭ ناماز ئوقۇماسلىقى بولسا، شەيتاننىڭ ئۇنىڭغا تەدرىجىي يېقىنلاشقانلىقىنىڭ تەسرىدۇر. بۇنىڭ داۋاسى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كۆرسەتكەن داۋا بولۇپ، بۇ داۋا تاياقتىن ئىبارەتتۇر. بالىنى ئۇرغۇچى بالىنى ئۇرۇشنىڭ سەۋەبىنى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق بۇيرىغانلىقىنى بالىغا چۈشەندۈرۈپ قويۇشى دۇرۇستۇر.

شەيخ ۋەلىيۇللاھ ئەددەھلەۋى « بالىلىرىڭلارنى يەتتە ياشقا كىرگەندە، ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئون ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇغىلى ئۇنىمىسا ئۇرۇڭلار» دىگەن ھەدىس ئۇستىدە توختىلىپ مۇنداق دەيدۇ :بالا ئىككى جەھەتتە بالاغەتكە يېتىدۇ. ئۇنىڭ بىرى روھى جەھەتتىن، يەنى بىرى جىسمانىي جەھەتتىندۇر. بالىنىڭ روھى جەھەتتىكى بالاغەتكە يېتىشى بولسا، ئەقىل بىلەن ئۆلچىنىدۇ. ئەقىلنىڭ ئاشكارىلىنىشى يەتتە ياشتىن باشلىنىدۇ، بالا يەتتە ياشقا كىرگەندە ئۇنىڭ ئەقلىنىڭ قانداقلىقى ۋە تەرەققىياتى ئوپ ئوچۇق ئاشكارا بولىدۇ. شۇنداقلا، بىر باسقۇچتىن يەنە بىر باسقۇچقا تەرەققىي قىلىدۇ. ئون ياشقا كىرگەندە ئۇنىڭ ئەقىللىق ياكى ئەمەسلىكى، ئەقلىي ئىقتىدارىنىڭ دەرىجىسى تولۇق ئايان بولىدۇ. ئون ياشقا كىرگەن بالىنىڭ مىجەز ـ خۇلقى نورمال بولسىلا، ئەقلىي ساغلام ھېسابلىنىدۇ. بۇنداق بالا پايدا ـ زىياننى بىلىدۇ، تىجارەت ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش ئىشلاردا ماھارەتكە ئىگە بولالايدۇ، ئەمما ئۇنىڭ جىھاد، قانۇن ـ نىزام، چەكلىمىلەرنى چۈشىنىپ بىلىشى، جازالاش ۋە ئۇرۇش تېخنىكىلىرىنى ئىگەللەش، مەدەنىي ۋە مىللىي سىياسەت ساھەلىرىدە ئورۇن ئېلىشى، توغرا يولدا مېڭىشى قاتارلىق ئىقتىدارلىرىنىڭ ھەممىسى ئەقلىي ۋە جىسمانىي ئىقتىدارىنىڭ تەڭ يېتىلىشىگە باغلىق بولۇپ، بۇ بالا ئون بەش ياش ياكى ئۇنىڭدىنمۇ سەل يۇقىرى ياشتا ھەقىقەتلىشىدۇ، بالىنىڭ جىسمانىي جەھەتتىكى بالاغەتكە يېتىشىنىڭ ئالامىتى بولسا، ئىھتىلام بولۇش ۋە ئەۋرەتكە تۈك چىقىشىدۇر. ناماز بەندە بىلەن ئاللاھ ئارىسىدىكى باغلىغۇچى ۋە شۇنداقلا بەندىلىرىنى ئەڭ چوڭقۇر ھالاكەت گىرداۋىغا چۈشۈپ كەتكۈچىلەرنى قۇتقۇزغۇچى ۋاستە بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى ئادا قىلىش ئەقلىي جەھەتتە بالاغەتكە يېتىشنىڭ ئەڭ دەسلەپكى باسقۇچى بولغان يەتتە يېشىدىن باشلاپ بۇيرۇلدى، نامازنىڭ ئادا قىلىنىشى بالىنىڭ ئىختىيارىدىكى ئىش ئەمەسلىكىنى، ئۇنى ئادا قىلمىسا، گۇناھكار بولۇپ جازالىنىدىغانلىقىنى بىلىش باسقۇچىنى يەتتە ياش بىلەن ئون ياشتىن ئىبارەت ئىككى باسقۇچ ئارىسىغا بېكىتتى.

### 1260ـ سۇئال: بالىلارنى جۈمە نامىزىغا كۈندۈرۈشنىڭ پايدىلىرى

بالىنى جۈمە نامىزىغا بېرىشقا ئادەتلەندۈرگەندە تۆۋەندىكىدەك بىر قانچىلىغان پايدىلارنى قولغا كەلتۈرگىلى بولىدۇ.

( 1) جۈمە نامىزىنى ئۇ قۇشى پەرز بولغىدەك بالاغەت يېشىغا يەتكۈچە جۈمە نامىزىغا بېرىشنى ئادەتكە ئايلاندۇرۇپ بولغان بولىدۇ.

( 2) خۇتبىلاردىكى ۋەز ـ نەسىھەتلەر بالىغا تەسىر قىلىدۇ، چۈنكى بالىنىڭ ئەسلى تەبىئىتى ئىمان ھەققىدىكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تەرجىمىھالى ھەققىدىكى، ئاللاھنىڭ بۇيرىغان توسقان ئىشلىرى ھەققىدىكى سۆزلەرنى ئاڭلاشقا ھېرىسمەن كېلىدۇ، شۇڭا خۇتبە ئۇنىڭغا بىر ياخشى دەرس مەيدانى ھېسابلىنىدۇ.

(3) مۇسۇلمان جەمئىيىتىنى چۈشىنىدۇ ۋە ئۆزىنىڭ مۇسۇلمان جەمئىيىتىگە تەۋە ئىكەنلىكىنى ھېس قىلىدۇ، چۈنكى ئۇ ئاتىسى تونۇغان كىشىلەرنىمۇ تونۇش پۇرستىگە ئېرىشىدۇ.

( 4) جۈمە كۈنىدىكى خۇتبە ئوقۇلغان ۋاقىت دۇئا ئىجابەت بولىدىغان ۋاقىت دېگەن كۆز

قاراشقا ئاساسلانغاندا بولسا، بالا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەرىپىدىن زىكىر قىلىنغان دۇئا ئىجابەت بولىدىغان مۇبارەك ۋاقىتقا ھازىر بولغان بولىدۇ.

( 5) بىر جۈمەدىن يەنە بىر جۈمەگىچە بولغان ئارىلىقتا ئاللاھقا بولغان قۇلچىلىقنى بىلدۈرۈش ئارقىلىق بەشۋاخ نامازنى ئادا قىلىشقا روھىي ۋە ئىمانىي ئوزۇق تەييارلايدۇ.

( 6) جۈمە نامىزىغا بېرىش ئارقىلىق مۇسۇلمان ئۇممىتىنىڭ ئالىملىرى ۋە پېشۋالىرىنى تونۇيدۇ، ئۇ كىشىلەرنىڭ بىلىمى ۋە تەقۋالىقى كىچىكلەرنىڭ قەلبىدە چوڭقۇر تەسىر قالدۇرىدۇ.

( 7) جۈمە نامىزىنى ئوقۇش بىلەن شۇنداق بىر مۇكەممەل كىشىلىك خاراكتېر يېتىلىدۇكى، ئۇنىڭدا ئەقىدىنىڭ كۈچىيىشىگە سەۋەبچى بولغان ئامىللاردىن باشقا، ئىبادەتنىڭ تولۇق ئادا بولۇشى، ئىجتىمائى ئالاقىنىڭ قويۇق بولۇشى، بىلىمنىڭ كۆپ بولۇشى، تېنىنىڭ ساغلام بولۇشى، خاراكتېرىنىڭ مۇلايىم ۋە چىقىشقاق بولۇشىدەك ئېسىل ئامىللارنىڭ يېتىلىشىگە شەرت ـ شارائىت ھازىرلىنىدۇ. ئاللاھ ھەممىنى بىلگۈچىدۇر.

### 1261 ـ سۇئال: ئاتا ـ ئانىلارنىڭ باللارغا ناماز ئوقۇشتا ئۈلگە بولۇشى

(1) تەھەججۇد نامىزى ئوقۇشقا رىغبەتلەندۈرۈش.

ساھابىلارنىڭ باللىرى بەش ۋاخ نامازنى تولۇق ئادا قىلىشقا ئەھمىيەت بېرىپلا قالماي، بەلكى ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قىلغىنىدەك كېچىدە قوپۇپ ناماز ئوقۇشقىمۇ ئادەتلەنگەن ئىدى.

ئىبنى ئاببباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دېگەن: مەن (تەھەججۇد نامىزىدا) پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە ئىقتىدا قىلىپ، ئۇنىڭ سول تەرىپىدە تۇرسام، ئۇ مېنىڭ چېچىمدىن تۇتۇپ ئوڭ تەرىپىدە تۇرغۇزۇپ قويدى. (بۇخارى: 5919)

(2) باللارنى ئىستىخارە نامىزى ئوقۇشقا ئادەتلەندۈرۈش.

(3)باللارنى ھېيت نامىزىغا بىللە ئېلىپ بېرىش.

(4)باللىنى مەسجىدكە ئېلىپ بېرىش.

مەسجىد ئەۋلادمۇ ئەۋلاد مۇسۇلمان يېتىشتۈرىدىغان بىر مەيداندۇر. بۇ شۇنداق بولۇپ كەلدى، كەلگۈسىدىمۇ ھەم شۇنداق بولغۇسى. ئۇ ئۆزىنى ئاللاھ يولىدا ئاتىغان، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىگە بويسۇنغان مۇسۇلمانلارنىڭ مەركىزىدۇر. ساھابىلارنىڭ باللىرى مەسجىدلەردە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن ناماز ئوقۇشنى تولىمۇ ياخشى كۆرەتتى.

مەسجىدلەرگە ئېلىپ بېرىلىدىغان باللار، ئۆزىنىڭ ھاجىتىدىن ئۆزى چىقالايدىغان، ئۇستىۋېشىنى كىرلەتمەيدىغان، ئائىلىدە ئۆزىنىڭ چوڭ ـ كىچىك تاھارىتىنى ئۆزى ئادا قىلالايدىغان، غەلۋە قىلمايدىغان، يۈگۈرۈپ ئوينىمايدىغان، ئايىغىنى ئاياق قويىدىغان يەرگە ئۆزى قويالايدىغان، نامازدا چوڭلارنى قىستىمايدىغان، نامازنىڭ ئەدەپلىرىگە رىئايە قىلالايدىغان ھالەتتىكى باللار بولۇشى كېرەك.

(5) باللىنىڭ دىلىنى مەسجىدكە باغلاش.

باللىنىڭ دىلىنى مەسجىدكە باغلاش بولسا، باللارنى بۇزغۇنچى ئازغۇنلارنىڭ ئازدۇرۇش مېكىرلىرىدىن قۇتقۇزىدىغان بەدەلسىز بىر ئۇسۇلدىكى نەزەرىيەدۇر. بۇ نەزەرىيەنىڭ توغرىلىقىنى تارىخ بىزگە ناھايىتى ياخشى ئىسپاتلاپ بەرگەن.

### 1262ـ سۇئال: مەسجىدكە كەلگەن بالىلارغا بولغان مۇئامىلە

چوڭلار مەسجىدكە كەلگەن بالىلارغا قارىتا ئۆزلىرىنىڭ رولىنى چۈشىنىپ، ئۇلارغا چىرايلىق نەسىھەت قىلىشى، ئۇلارغا ئۇچۇق ـ يورۇق، مېھرىبانلىق بىلەن مۇئامىلە قىلىشى، ئۇلارنى قانات ئاستىغا ئېلىشى، ئۇلارنىڭ مەسجىدكە يەنە كېلىشى، مەسجىدتە دەرس ئېلىشلىرى ئۈچۈن ئۇلارغا كەمتەر، سەمىمىي بولۇپ، ئۇلارنى ياخشى كۆرىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈشى لازىم. شۇنداق قىلغاندىلا، مەسجىدتە مۇسۇلمانلارنىڭ ئەڭ تەقۋا ئەۋلادلىرىنى، ئەڭ مۇنەۋۋەر ئىزباسارلارنى يېتىشتۈرۈپ چىقىشقا بولىدۇ. كۆپ ساندىكى ياشانغان كىشىلەر مەسجىدكە كەلگەن كىچىكلەرگە ۋارقىراش، ئۇلارنى مەسجىدلەردىن ھەيدەش، ئۇلارنىڭ دىلىغا ئازار بېرىش ئارقىلىق كىچىكلەرنىڭ مەسجىدتىن بىزار بولۇشىغا سەۋەبكار بولماقتا. بۇ ئىسلام ئۈممىتى ئۈچۈن بىر مۇسىبەتتۇر. مەسجىدنىڭ ئىماملىرى بۇنداق كىشىلەرگە نەسىھەت قىلىشى، ھەممە كىشىلەرنىڭ بالىلارنى مەسجىدكە قىزىقتۇرۇشقا ھېرىسمەن بولۇشى لازىم.

### 1263ـ سۇئال: بالىلارنى روزا تۇتۇشقا كۆندۈرۈشنىڭ پايدىسى

روزا تۇتۇش ـ ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن ئېلىپ بېرىلىدىغان ئىبادەتتۇر. بالىلار روزا تۇتۇش ئارقىلىق ئاللاھ تائالاغا ئىخلاس قىلىشنىڭ جىسمانىي جەھەتتىكى چېنىقىشنى بېشىدىن كەچۈرىدۇ. بالا قورسىقى ئاچ تۇرسىمۇ تاماقتىن يىراق بولۇش، ئۇسسىسىمۇ ئۇسسۇلۇقتىن يىراق بولۇشتەك روھى ئىرادىسىنى چېنىقتۇرۇشنى قوبۇل قىلىپ، سەۋر قىلىشنى ئۆگىنىدۇ، جاپاغا چىداشقا ئادەتلىنىدۇ.

ساھابىلار بالىلىرىنىڭ روزا تۇتۇشقا كۆڭۈل بۆلگەنلىكى سەۋەبىدىن بالىلارنىڭ كۆڭلىنىڭ ئۈزۈلۈشىنى ھېس قىلمىسۇن ۋە مەشغۇل بولسۇن ئۈچۈن ئۇلارنى ئوينىتاتتى.

ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار دۇئا ئىجابەت بولىدىغان مۇبارەك ۋاقىت بولغان ئىپتار ۋاقتىدا بالىلىرىنى يىغىپ دۇئانىڭ قوبۇل بولۇشىنى ئۈمىد قىلىپ ئاللاھقا دۇئا قىلاتتى. شۇڭا ئەقىللىق بالىلار رامىزاننىڭ ئاخىرقى ئون كۈننى ئېتىكاپ بىلەن ئۆتكۈزىدۇ. چۈنكى ئېتىكاپتا ئولتۇرۇش بالاغەتكە يەتكەن بولۇشنى تەلەپ قىلمايدۇ، چۈنكى بالىلارمۇ ئىبادەت قىلىش ھوقۇقىغا ئىگە. ئىمام كاساننىڭ «بەدائى» دېگەن كىتابىدا بايان قىلىنغىنىدەك، كىچىك بالا نەپلە ئىبادەتلەرنى قىلسا ساۋاب ئالغىنىدەك، ئېتىكاپتا ئولتۇرسىمۇ، ساۋاب ئالىدۇ.

### 1264ـ سۇئال: بالىلارنىڭ ھەج قىلىش مەسىلىسى

ھافىز ئىبنى ھەجەرنىڭ دېيىشىچە، ئىبنى بەتتال مۇنداق دېگەن: پەتىۋا ئىماملىرىنىڭ ھەممىسى ھەجنىڭ بالاغەتكە يەتمىگەن بالىدىن ساقىت بولىدىغانلىقى، ناۋادا ھەج قىلسا، ئۇلار ئۈچۈن نەپلە ئىبادەت ھېسابلىنىدىغانلىقى ھەققىدە بىر پىكىرگە كەلدى.

ھەجمۇ خۇددى روزا ۋە نامازلارغا ئوخشاشلا بالىنى ئاللاھ تائالانىڭ ئىبادىتىگە كۆندۈرىدىغان، ئىبادەتتە ئىخلاسمەن، سەۋرچان بولىدىغان قىلىپ چېنىقتۇرىدۇ. كىچىكىدىن بۇ خىل ئىبادەتلەر بىلەن چېنىقتۇرۇلغان بالىلار ئۈچۈن كەلگۈسىدە قىلىشى بۇيرۇلغان پەرز، ۋاجىپ ئەمەللىرىنى ئادا قىلىش ئادەتتىكى ئاسان ئىش ھېسابلىنىدۇ. ھەج ئىبادىتى ئىبادەتنىڭ بارلىق ھۇزۇرلىرى، شۇنداقلا پۈتكۈل مۇشەققەتلىرى توپلانغان بىر ئىبادەتتۇر. ئەگەر بالا ھەج قىلسا، كەلگۈسىدە ئاللاھقا ئىتائەت قىلىش بىلەن ياشايدىغانلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر.

ئىسلامدىكى ھەج بالىلار بالاغەتكە يەتكەندە، ئاندىن ئۇلارغا پەرز بولىدۇ. ئۇنىڭدىن بۇرۇن

ھەج ئۆلارغا پەرز ئەمەستۇر. ھەرقانداق بىر پەرز ئىبادەتلەر بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلار ئۈچۈن پەرز ئەمەستۇر، ئەگەر بالىلار قىلسا، ئۇلار ئۈچۈن نەپلە ئىبادەت ھېسابلىنىدۇ. بۇ ھەر بىر بالا بالاغەتكە يېتىشتىن بۇرۇن ئون قېتىم ھەج قىلسىمۇ، لېكىن بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىن ئۇنىڭغا ھەج قىلىش پەرز.

### 1265-سۇئال: بالىنىڭ ھەجىنىڭ فىقھى ھۆكۈملىرى

ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ ئىماملىرىدىن بولغان ئىمام ئەلكاسانى «بەدائى» دا مۇنداق دەيدۇ: بالاغەتكە يەتمىگەن بىر بالا ئەراپاتتا تۇرۇشتىن بۇرۇن بالاغەتكە يەتكەن بولسا ۋە شۇ ئېھرامى بىلەن ھەج پائالىيەتلىرىنى داۋاملاشتۇرسا، ھەنەفىي مەزھىبىنىڭ قارىشى بويىچە يەنىلا نەپلە ھەج قىلغان بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. شافىئىي مەزھىبىنىڭ قارىشىدا، بۇ بالا ھەجنى ئادا قىلغان بولىدۇ. ئەمما بالاغەتكە يېتىپ بولۇپ ئەراپاتتا تۇرسا ۋە ئۇ ھەجنىڭ باشقا شەرتلىرىنى ئورۇندىغان بولسا، لېكىن بۇ ھەجدە نەپلە ھەجنى نىيەت قىلغان بولسا، بۇ ھەج نەپلە ھەج ھېسابلىنىدۇ، بۇمۇ ھەنەفىي مەزھەبىنىڭ قارىشىدۇر. شافىئى مەزھىبىنىڭ قارىشىچە، بۇ بالا شۇنداق نىيەت قىلغان تەقدىردىمۇ يەنىلا پەرز ھەجنى ئادا قىلغان بولىدۇ. ئەراپاتتا تۇرۇشتىن ئىلگىرى بالاغەتكە يەتكەن بالا باشتا باغلىغان ئېھرامنى قايتىدىن يېڭىۋاشلىسە، تەلبىيە ئېيتىپ پەرز ھەجنىڭ نىيىتىنى قىلسا، ئاندىن ئەراپاتتا تۇرسا، زىيارەت تاۋاپىنى قىلسا، ئۇنىڭ ھەجىنىڭ پەرز ھەج ھېسابلىنىشىدا ھېچقانداق بىر ئىختىلاپ پىكرى يوقتۇر.

## 1266-سۇئال: باللاردىكى مۇلۇكنىڭ زاكىتى

ئەمر ئىبنى شۇئەيب دادىسى ئارقىلىق بوۋىسىدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قىشىغا يەمەنلىك بىر ئايال قىزى بىلەن كەلدى. قىزىنىڭ قولىدا چوڭ ئىككى ئالتۇن بىلەيزۈك بار ئىكەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇنىڭ زاكىتىنى بېرەمسەن؟ دەپ سورىدى، ئۇ ئايال: ياق، دەپ جاۋاب بەردى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قىيامەت كۈنى، اللەنىڭ قولۇڭغا ئوتتىن ئىككى بىلەيزۈك سېلىپ قويۇشىنى خالامسەن؟ دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۇ ئايال ئىككى بىلەيزۈكنى چىقىرىپ، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە بەردى ۋە: بۇ، الله ۋە اللەنىڭ رەسۇلى مۇھەممەد (سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم) نىڭدۇر، دېدى. (نەسائى: 2479)

# يەتتىنچى باپ. ئىجتىمائىي مۇناسىۋەت ئۆگىتىش

### 1267-سۇئال: بالىغا ئىجتىمائى مۇناسىۋەت ئۆگىتىشنىڭ مەقسىدى

بالىنى پائالىيەتچان، چىقىشقاق قىلىپ يېتىلدۈرۈش بولسا، بالىنىڭ كىشىلىك شەخسىيىتىنى يېتىلدۈرۈش، ئۇنىڭ دوستلىرى، ئۆزىدىن چوڭلار ۋە تەڭتۇشلىرى بىلەن ئارىلىشىپ ياشاش مۇھىتىنى يارىتىش، بالىنىڭ قورقۇمچان، خىجىلچان، جۈرئەتسىز بولۇپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىش، گەپ - سۆزدە، ئىش ھەرىكەتتە ئەدەپلىك بولغان، ئېلىم - بېرىم، ئىشلىرىدا دادىل بولغان، جەمئىيەتنىڭ ئېچىگە كىرىپ ياشىيالايدىغان قىلىپ يېتىشتۈرۈشنىڭ مەقسىتىدۇر.

### 1268-سۇئال: بالىنى چوڭلارنىڭ سورۇنلىرىغا ئېلىپ بېرىشنىڭ پايدىسى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا بالىلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سورۇنلىرىغا قاتنىشاتتى. ئۇلارنىڭ ئاتىلىرى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بار سورۇنلارغا ۋە ياكى چوڭلار ياخشىلىق ئۈستىدە يىغىلغان سورۇنلارغا ئېلىپ كېلەتتى. تۆۋەندە بىز ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ

بالىسىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سورۇنىغا ئېلىپ كەلگەنلىكىنى بايان قىلىمىز.

بالىنى چوڭلارنىڭ سورۇنىغا، مەجلىسلىرىگە ئېلىپ بارغاندا بالىنىڭ كەمچىلىكلىرى، تەربىيىلەشكە ئېھتىياجلىق ئىشلىرى ئاشكارا بولىدۇ. تەربىيە قىلغۇچى ئۇ ۋاقىتتا ئۇنى قانداق ۋە قايسى ئۇسۇلدا تولۇقلاشقا يۈزلىنىدۇ. بالىنى، سوئال سورىغاندا، سوئالغا جاۋاب بېرىشكە رىغبەتلەندۈرىدۇ. ئەدەپ- ئەخلاق يۈزىسىدىن سوئاللارغا ئىجازەت بېرىلمىگىچە، ئالدىراپ جاۋاب بەرمەيدۇ، چوڭلارنىڭ سورىنىغا قاتنىششى بىلەن كۆز، قۇلىقى پىشىدۇ، ئەقلىي بارا- بارا چوڭلايدۇ، تىلى راۋان، ئىنكاسى كۈچلۈك بولىدۇ، چوڭلارنىڭ سۆز تېمىسى ئۇلارنىڭ ئېڭىغا تەدرىجىي ھاياتنى ۋە جەمئىيەتنى تونىتىدۇ. بۇ جەرياندا ئاتا- ئانا ۋە تەربىيىلىگۈچىنىڭ قولىدا تەربىيىلەنگەن بالا تەدرىجىي تەربىيىلىنىدۇ، قىزلارنىڭ تەربىيىلىنىشىمۇ دەل ئوغۇل بالىلارنىڭ ئاتىنىڭ تەربىيىسىگە تاپشۇرۇلغانىدەك ئانىغا تاپشۇرۇلىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنى ھەمراھ قىلغاندا، ئۇلارنى ھەمراھ قىلغانلىقىدىن ھېچبىر بىزارلىق ياكى مالاللىق ھېس قىلمايتتى ۋە ئۇلار بىلەن ئۇلاغقا مىنگىشەتتى.

بالىلارنىڭ چوڭلار بىلەن سورۇنلاردا بىرگە بولۇشى، بالاغەتكە يەتمىگەن قىزلارنىڭ ئاتىلىرى بىلەن سورۇنلارغا بېرىپ ئوغۇل قىزلارنىڭ ئارىلىششىنىڭ يەنە بىر پايدىسى بولسا، چوڭلارنىڭ بىر - بىرلىرىنىڭ قىز ئوغۇللىرىنى تونۇشى، شۇنىڭ بىلەن، ئۇلارنىڭ كەلگۈسىدە قۇد ا- باجىلىق مۇناسىۋىتىنىڭ ئورنىتىشىغا ياكى نارەسىدە قىزلارنى كۆرگەن كىچىك بالىلارنىڭ ئۇ قىزنى ۋە قىزنىڭ ئاتىسىنى تونۇپ، كەلگۈسىدە نىكاھلىق بولۇش ئۈچۈن كۆڭلىگە سېلىپ قويۇشىغا پايدىلىقتۇر.

بالىلارنىڭ چوڭلار بىلەن بولغان ئىجتىمائىي ئالاقىسىنىڭ يەنە بىر تۈرى شۇكى، بالىلار چوڭلار بىلەن بىرگە بولغاندا، ئۇلار بالىلار بىلەن سۆھبەتلىششى، ئۇلارغا ياخشى نەسىھەت قىلىشى، توغرا يولنى كۆرسىتىپ بېرىشى بىلەن تەدرىجىي ھالدا ئۇلارنىڭ زېمىسىگە يۈكلىنىدىغان مۇسۇلمانلارنىڭ ئىشلىرىنى ئۇلارغا ئۆگىتىشكە پايدىلىق بولىدۇ.

**1269 ـ سۇئال: بالىنى ئىش بېجىرىپ كېلىشكە ئەۋەتىشنىڭ پايدىسى**

بۇنداق قىلىش بالىنىڭ ئىشقا پۇختا بالا بولۇپ يېتىشىپ چىقىشىغا پايدىلىق بولغان بىر ئامىلدۇر. ئۆي ئىشلىرىنى ياكى ئاتا- ئانىنىڭ ئىشلىرىدىن بىرەرىنىڭ ئىشىنى بېجىرىش بالىنىڭ مەنىۋىيىتىدە چوڭ رول ئوينايدۇ، بۇ بالىغا چوڭ تەسىر كۆرسىتىدۇ. ئۇ ھاياتلىقتىكى ھەرخىل مۇناسىۋەت ئامىللىرىنى، ئىش بىجىرىشنىڭ يوللىرىنى ۋە رولىنى چۈشىنىپ، ئۆزىنىڭ باشقىلارغا پايدىسى تېگىدىغان ئىنسان بولۇپ قالغانلىقىدىن پەخىر ھېس قىلىدۇ. مۇشۇ تەرىقىدە ئۆسۈپ يېتىلگەن بالا بارا- بارا ئىشلارنىڭ مۇرەككەپلىشىپ بېرىشىدىن ئىبارەت باسقۇچىنىڭ قانۇنىيەتلىرىنى چۈشىنىپ يېتىپ، كەلگۈسىدە ئالدىغا ئۇچرايدىغان قىيىن ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىش ئىقتىدارىنى يېتىلدۈرىدۇ.

**1270 ـ سۇئال: بالىلارنى سالام بېرىشتىن ئىبارەت سۈننەت ئەمەلگە كۆندۈرۈش**

بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلغان سالام بولسا، مۇسۇلمانلار ئارىسىدا قوللىنىلىدىغان ئىسلامىي سالام (ئەسسالامۇ ئەلەيكۇم) دۇر. بالا ھاياتتا نۇرغۇنلىغان ئىنسانلار بىلەن ئۇچرىشىدۇ. شۇڭا ئۇ ئۇلار بىلەن سۆزلىششنىڭ ئاچقۇچىنى بىلىشكە موھتاجدۇر. سالام بېرىش بولسا، ھەرقانداق بىرى بىلەن سۆزلىششنىڭ ئاچقۇچى بولالايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ساھابىلار بالىنىڭ

تەبئىتىگە سالام بېرىشنى ئادەتلەندۈرۈش ئۈچۈن ئاجايىپ گۈزەل بىر ئۇسلۇبنى قوللانغان بولۇپ بىز ئۇنى مۇلاھىزە قىلىپ كۆرىدىغان بولساق، ئۇ ئۇسلۇبتا چوڭلارنىڭ كىچىكلەرگە ئالدى بىلەن سالام قىلغانلىقىنى بىلىمىز. دېمەك، ئۇلار سالامنى بالىلارغا ئورنىتىش ئۈچۈن ئۆزلىرى ئالدى بىلەن سالام بېرىش ئارقىلىق ئۇلارغا ئۈرنەك بولۇشقان. چوڭلاردىن بۇنى ئۆرنەك ئالغان بالىلار بۇ خۇلقنى ناھايىتى ئاسان ئۆزلەشتۈرۈۋالالايدۇ.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كىچىك بالىلارنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئۇلارغا سالام قىلدى ۋە: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم شۇنداق قىلاتتى، دېدى. (بۇخارى: 6247)

**1271-سۇئال: بالىلار ئاغرىپ قالغاندا، ئۇلارنى يوقلاشنىڭ ئەھمىيتى**

بالىلار كېسەل بولۇپ قالغاندا، ئۇلارنى يوقلاپ بېرىش ئۇلار بىلەن ئىجتىمائىي ئالاقە باغلاشنىڭ يەنە بىر ئۇنۇملۇك يولىدۇر. كېسەل بولۇپ قالغان بالىلار يوقلانسا، بۇ ئۇلارنىڭ تەبئىتىگە ناھايىتى بىر ياخشى ئادەت بولۇپ تۇيۇلىدۇ ۋە بۇنى ئۆزلەشتۈرىدۇ. ئۇنىڭدىن باشقا يەنە ئۇلارنىڭ روھى كۆتۈرۈلۈپ ئاغرىق ئازابى پەسلەپ قالغاندەك ھېس قىلىدۇ. ناۋادا بالىنى يوقلاش بالىنى ئىمانغا، گۇناھلاردىن مەغپىرەت تىلەشكە، ئىسلامغا بولغان دەۋەت قىلىشقا بىرلەشكەندە ئۇنىڭدىن ئېرىشىلىدىغان مېۋە ھوسۇللۇق، ساۋابى ھەسسىلەپ بولىدۇ. بۇنىڭغا بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەمەلىيتىدىن بىر مىسال كەلتۈرىمىز.

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە خىزمەت قىلىدىغان بىر يەھۇدىي بالا بار ئىدى، ئۇ ئاغرىپ قالدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ بالىنى يوقلاپ كېلىپ، بېشىدا ئولتۇرۇپ: مۇسۇلمان بولغىن! دېدى. ئۇ بالا دادىسىغا قارىدى، دادىسى ئۇ بالىنىڭ يېنىدا ئىدى، دادىسى: ئەبۇ قاسىمغا (يەنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە) بويسۇنغىن! دېدى، شۇنىڭ بىلەن، ئۇ بالا مۇسۇلمان بولدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم چىقىپ كېتىۋېتىپ: بۇ بالىنى دوزاختىن قۇتقۇزغان اللە تائالاغا ھەمدۇسانا بولسۇن ! دېدى. (بۇخارى: 1356)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارغا يۈكسەك دەرىجىدە ئەھمىيەت بەرگەنلىكى ئۈچۈن بالىلارنىڭ ھەر بىرىنى ھەرقانداق ۋاقىتتا ئۇچراتسا، ئۇلارغا ياخشى نەسىھەت قىلىشقا، ياخشىلىقنى ئۆگىتىشكە، ياخشى ئادەتكە ئادەتلىنىشكە كۈچ سەرپ قىلاتتى.

**1272-سۇئال: بالىلارغا بالىلاردىن دوست تۇتۇپ بېرىشنىڭ پايدىسى ۋە شەرتى**

سۆھبەتلىشىش، دوستلۇق رىشتىسى باغلاش، باشقىلار بىلەن ئارىلىشىپ ئۆتۈش، ئۆزىنى بىرەر گۇرۇھ ياكى بىرەر جامائەتكە تەۋە قىلىپ ئۇلار بىلەن ئارىلىشىش، ئۇلار بىلەن يېقىنلىشىش، ئۇلار بىلەن قېرىنداشلارچە ياشاش ئىنسان تەبئىيىتىدىندۇر. بالىلارمۇ بىر ئىنسان بولۇش سۈپىتى بىلەن يۇقىرىقىدەك خۇلق ئىگىسىدۇر. ئەگەر ئاتا- ئانا بالىلىرىغا ياخشى بالىلارنى دوست قىلىپ، ئۇلار بىلەن ئىجتىمائى ئالاقە باغلاشقا شارائىت يارىتىپ بېرەلىسە، بالىنىڭ ياخشى بىر مۇھىتتا تەربىيىلىنىشىگە بىر ئىشىك ئاچقان بولىدۇ. بالىلارنىڭ ھاياتىنىڭ دوستسىز بولۇشىنى تەسەۋۋۇر قىلالمىغان ئىكەنمىز، ئۇ ھالدا بالىلارغا ياخشى بىر دوست تۇتۇشىغا ياردەم بېرىشىمىز لازىم بولىدۇ. بالىغا بالىنىڭ ئىمانىنىڭ مۇستەھكەم، ئاللاھقا ئىتائەت قىلىشتا ۋە توغرا يولدا تەۋرەنمەي مېڭىشتا ھەمنەپەس بولىدىغان بىر دوست تېپىپ بېرىش ئاتا- ئانىنىڭ باش تارتىپ

بولالمايدىغان مەجبۇرىيىتىدۇر. يۇقىرىقى ھەدىس ۋە مىساللاردا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئويناۋاتقان بالىلارنىڭ يېنىغا كېلىپ ئۇلارغا سالام قىلغانلىقى ۋە ياكى ئويناۋاتقان بالىلارنىڭ نېمە ئويناۋاتقانلىقىنى سورىغانلىقى، ئۇلارغا ھېچقانداق بىر ئەيىپلەش پوزىتسىيەسىنى بىلدۈرمەي، ئۇنىڭ بۇ بالىلارنىڭ ئۆم بولۇپ ئوينىغانلىقىنى قوللايدىغانلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر.

**1273-سۇئال: بالىلارنى سودا - سېتىققا كۆندۈرۈشنىڭ پايدىسى**

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنى ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتە تەڭ يېتىلدۈرۈشكە ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنىڭ ئىپادىسى ساھابىلارنىڭ بۇ يولنى تۇتۇپ، ئۇنى ئەمەلىيەتكە ئايلاندۇرۇشقا تىرىشقانلىقىدىن كۆرۈۋالغىلى بولىدۇ. ئېلىم- سېتىم ئىشلىرى بالىنى پائالىيەتچان، ئىشچان قىلىدۇ، بۇ خىل ھاياتنىڭ كەيپىياتىغا كۆنىدۇ. ۋاقتىنى پايدىلىق ئىشلارغا سەرپ قىلىدۇ ھەم ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسى ئاشۇرىدۇ. خاراكتېر جەھەتتىنمۇ بالىلىق ئەركىلىكنى تاشلاپ، ئەستايىدىل، مەسئۇلىيەت تۇيغۇسىغا ئىگە بولىدۇ. نەدە بالىلار ئۇچراشسا، ئۇلار بىلەن ئويناپ ۋە بىھۇدە سۆزلىشىپ، ھە دېسىلا، ئويۇن- تاماشىغا يۈگۈرەيدىغان ئادىتىنى تاشلايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇشۇنداق بالىلارنىڭ ئىش - ھەرىكىتىدە، تىجارىتىدە بەرىكەتلىك بولۇشىغا دۇئا قىلغان.

**1274-سۇئال: بالىلارنى شەرىئەتكە ئۇيغۇن مۇراسىملەرگە قاتناشتۇرۇشنىڭ پايدىسى**

توي - تۆكۈن ۋە باشقا بىر مۇناسىۋەتلەر بىلەن ئۆتكۈزۈلگەن ھەرخىل مۇراسىملار بالىلار ئۈچۈن يېڭى بىر مۇھىت بولۇپ، بالىلار بۇنداق يەرگە بارغاندىن كېيىن نۇرغۇن ئادەملەرنى، بەزىلىرىنىڭ كىملىكىنى، باشقا بالىلارنى كۆرۈدۇ ۋە تونۇيدۇ. چوڭلاردىكى سالاپەتلىك، ئېسىل خۇلقلارنى، ئۇلارنىڭ سەممىي سۆزلىرىنى، ئېسىدە قالدۇرىدۇ. ئۆزى ۋە ئائىلىسى تەۋە بولغان بۇ ئىجتىمائىي مۇھىتقا بولغان قىزىقىشى، ئۇنى چۈشىنىش، ئۇنىڭ بىر ئەزاسى بولۇش ھېرىسمەنلىكى ئاشىدۇ. روھى كۆتۈرۈلۈپ، كىشىلىك شەخسىيىتىدە يەنە بىر يېڭى يۈكسىلىش ھاسىل بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىر توي مۇراسىمىغا ئېلىپ كېلىنگەن بالىلارنى كۆرۈپ ئۇلارنىڭ كەلگەنلىكىگە قارشى ھېچقانداق ئىنكاس بىلدۈرمىگەنلىكى، بۇ سورۇندا ھازىر بولغانلار ئۈچۈن قىلغان دۇئاسىدىن كىچىكلەرنىڭمۇ نېسىۋىلەنگەنلىكى، بالىلارنى بۇنداق سورۇنلارغا ئېلىپ كېلىشنىڭ دۇرۇسلىقىنى بىلدۈرىدۇ.

**1275-سۇئال: بالىلارنى سالىھ ئۇرۇق- تۇغقانلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە قوندۇرۇشنىڭ پايدىسى**

بالىلارنىڭ ئۆز ئۆيىدىن ئايرىلىپ، باشقا بىر ئۇرۇغ - تۇغقان ۋە يېقىنلارنىڭ ئۆيىدە قونۇپ قېلىشى بالىلارنىڭ باشقا بىر ئائىلىنىڭ ھاياتى بىلەن تونۇشۇشىنىڭ، يەنى يات بىر ھاياتنى بىلىشىنىڭ بىر تەجرىبە مەشغۇلاتىدۇر. بۇ ئارقىلىق بالا ئۇ تۇغقان ياكى يېقىنلىرى بىلەن قانداق مۇئامىلە قىلىششنى ئۆگىنىدۇ. ئۇلاردا بولغان بېلىم، ئىبادەت ۋە تەقۋالىق... قاتارلىق ئارتۇقچىلىقلارنى ئۆگىنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە ئۇرۇغ- تۇغقان ۋە يېقىنلار بىلەن بولغان سىلە - رەھىمنى كىچىكىدىن باشلاپ ئۇلاشقا ۋە ئۇنى مۇستەھكەملەپ ئەۋلادتىن- ئەۋلادقىچە داۋاملاشتۇرۇشقا ئاساس يارىتىلىدۇ. كىچىكلىكىدە ئېسىدە قالغان بۇ بىرىپ - كېلىش ۋە يېقىنلىق تۇيغۇسى تاكى ئۇلارنىڭ ھاياتى بويىچە ئەسلەپ، ئۇنىڭ ياخشى خاتىرسىنى قىلىشقا سەۋەب بولىدۇ. ناۋادا ئاتا- ئانىلار بالىلىرىنى باشقىلارنىڭ ئۆيىدە قونۇپ قېلىشقا قويغاندا، ئۇلاردىن ياخشىلىقلارنى، تەقۋالىقلارنى ئۆگىنىشكە تەۋسىيە قىلسا، بۇ ياخشىلىق ئۈستىگە ياخشىلىق بولغان

بولىدۇ. ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئەمەلىيتى بولسا، بالىلارنىڭ ياخشى تۇغقانلىرىنى زىيارەت قىلىش ۋە ئۇلارنىڭ ئارتۇقچىلىقلىرىنى ئۆگىنىشىنىڭ ياخشى مىسالىدۇر.

# سەككىزىنچى باپ. ئەخلاقنى بەرپا قىلىش

## 1276-سۇئال: ئەخلاق ۋە ئۇنى بەرپا قىلىشنىڭ ئەھمىيتى

قۇرتۇبىي تەپسىرىدە مۇنداق دېدى: ئەخلاق دىگەننىڭ لوغەت مەنىسى، بىر ئىنساننىڭ ئەدەپلىك بولۇشىدۇر. چۈنكى ئەخلاق ئىنسان تەبئىيىتىنىڭ بىر قىسمىغا ئايلىنىپ قالىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ تەبئىتىگە ئورنىغان ئەدەپ بولسا، ئۇنىڭدا ئەزەلدىن بار بولغان ئەزەلىي تەبئەتتۇر، بۇ تەبئەت بولسا، بىرىنچىسى، ئىنساندا يارىتىلىشتىن بىرى مەۋجۇت بولغان تەبئەت. ئىككىنچىسى، ئىنسان ئۆزىدە پەيدا قىلىدىغان تەبئەتتۇر، دەيدۇ.

قۇرتۇبىنىڭ ئەخلاققا بەرگەن تەبىرى بويىچە بولغاندا، بىز يۇقىرىدىكى بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىجتىمائى مۇناسىۋەتنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن مۇشۇ ئەخلاقنى بىنا قىلىش ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن تىرىششىمىز لازىم بولىدۇ. چۈنكى، ئىنسان ئۆز ئىرادىسى بىلەن پەيدا قىلىدىغان تەبئەتتىن ئەسلى تەبئەتكە يۆتكىلىش ئاساس ئەمەستۇر. ئۇنىڭ مۇددىتى ئىنساننىڭ ئۆمۈرىنىڭ ئاخىرىغىچە داۋام قىلىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، بالا پاك شەيئىلەرنى تېز قوبۇل قىلىدىغان بالىلىق مەزگىلىدە ئاتا- ئانا ۋە تەربىيىچىلەرنىڭ ئۇلارنىڭ تەربىيىلىنىشى ئۈچۈن كۆپلەپ كۈچ سەرپ قىلىشى تەبئىيدۇر ۋە ناھايىتىمۇ مۇھىمدۇر.

ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ بۇرۇنقى شەيخى، ئەللامە شەيخ ئەلخىزىر ھۈسەيىن بالىلىق دەۋرىدە ياخشى ئەخلاق ۋە ئېسىل خۇلق سىڭدۇرۇش ئۈچۈن بۇ دەۋرنى ياخشى تۇتۇشنىڭ مۇھىملىقىغا دالالەت قىلىپ مۇنداق دېگەن ئىدى: بالا پاك تەبئەت ۋە پاك پىترەت ئۈستىگە تۇغۇلىدۇ. ئۇنىڭ پاك قەلبىگە ئەخلاقنىڭ ياخشى ياكى يامان تۈرىدىن بىرەرى يۇقۇپلا قالسا، ئۇ بۇ بالىنىڭ قەلب ئېكرانىدا نەقىش بولۇپ ئورناپ قالىدۇ. ئاندىن ئۇ ئاستا- ئاستا پۈتكۈل خۇلق ھۈجەيرىلىرىگە تارقاپ ئۇنىڭ تەبئىتىگە ئايلىنىدۇ - دە، ئۇنىڭغا زىت قىلىنغان ھەر قانداق بىر ھەرىكەتنى قوبۇل قىلمايدىغان دەرىجىگە بېرىپ يېتىدۇ. بىز تىلى تاتلىق، خۇش چىراي ۋە سەممىي تۇرقتىكى ناتونۇش بىر ئادەمنى كۆرسەك، ئۇنى چوقۇم ئالالاھ تائالانىڭ پەزىلەتلىك بىر ئائىلىدە چوڭ قىلغانلىقىنى جەزىم قىلىمىز، مانا بۇ يۇقىرىدا دېمەكچى بولغان پاكىتىمىزنىڭ ئائىلىۋى تەربىيەنىڭ كىچىكلىكتىكى تەسىرىنىڭ نەقەدەر مۇھىملىقىنىڭ ئەمەلىي دەلىلىدۇر.

بىز بالىلارنىڭ ئەخلاقىنىڭ ئۇ قەدەر مۇھىملىقىنى تەكتىلىگەن ئىكەنمىز ۋە ئۇنىڭ ئەھمىيتىنى تونۇپ يەتكەنىكەنمىز، بىزنىڭ ئالدىمىزغا قانداق قىلغاندا بالىلارنى ئەخلاقلىق قىلىپ تەربىيىلىگىلى بولىدۇ؟ ئەخلاقتىن ئىبارەت بۇ مۇھىم ئاملغا ئىگە بولۇشنىڭ ئالامەتلىرى نېمە؟ دېگەن سوئال قويۇلىدۇ. بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرىنى ۋاراقلاپ، ئۇنىڭ مەزمۇنلىرىدىن ئىزدەنگىنىمىزدە، تۆۋەندىكىدەك بىر قانچە ئاساستىكى جاۋابقا ئېرىشىمىز.

## 1277-سۇئال : بالىلارنى ئەخلاقىي جەھەتتىن تەربىيەلەشنىڭ مەقسىدى

بالىلارنى ئەخلاقىي جەھەتتىن تەربىيىلەش دېگەندىن مەقسەت: ئۇلارنى كىچىكىدىن ئەخلاق - پەزىلەتلىك ۋە ۋىجدانلىق قىلىپ يېتىشتۈرۈش دېگەنلىكتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام، «مەن پەقەت گۈزەل ئەخلاقلارنى تولۇقلاش ئۈچۈنلا ئەۋەتىلدىم» دەيدۇ. (بۇخارى رىۋايىتى) يەنە، «ئىمانى ئەڭ كامىل مۆئمىن ئەڭ ئەخلاقلىق بولغىنىدۇر» دەيدۇ. (مۇسلىم رىۋايىتى) دېمەك، ئەخلاق -

پەزىلەت ئىماننىڭ ئەڭ كۆرۈنەرلىك ئىپادىسى ۋە مېۋىسىدۇر. ئەخلاق بىلەن ئىمان ئىككىسى بىر ـ بىرىگە ناھايىتى زىچ مۇناسىۋەتلىك بىر مەسىلىدۇر.

يۇقىرىقى ھەدىسلارنىڭ روھى بويىچە، ئەخلاقنىڭ كاملىلىقى ئىماننىڭ كاملىلىقىغا ۋە ئەخلاقنىڭ ئاجىزلىقى ئىماننىڭ ئاجىزلىقىغا دەلىلدۇر. كۆپىنچە ئىبادەتلەر ئۇنى قىلغۇچىسىنىڭ ئۆزىگە پايدىلىق بولسا، گۈزەل ئەخلاق باشقىلارغىمۇ پايدىلىقتۇر. بىراۋنىڭ گۈزەل ئەخلاقىدىن ئومۇم خەلق مەنپەئەتلىنىدۇ. مىللەتلەر گۈزەل ئەخلاقى بىلەن يوقىرى كۆتىرىلىدۇ ۋە ئەخلاقىنىڭ بۇزۇلىشى بىلەن ئۇلارمۇ چۆكىدۇ.

## 1278 ـ سۇئال: گۈزەل ئەخلاقنىڭ مەنىسى

ئەخلاق سۆزى ــ كۆپىنچە كىشىلەرنىڭ چۈشەنگىنىدەك، باشقىلارنىڭ چىرايىغا تەبەسسۇم بىلەن قاراش، ئۇلارغا ئازار بەرمەستىن يۇمشاق، سىلىق مۇئامىلىدە بولۇش دېگەنلىكلا ئەمەس. گەرچە بۇ ئىشلارمۇ گۈزەل ئەخلاق قاتارىدىن سانالسىمۇ، لېكىن ئەخلاقنىڭ مەنىسى بۇنىڭدىن چوڭدۇر، ئەلۋەتتە. گۈزەل ئەخلاق ــ ھەر ئىشتا توغرا بولۇش، ئادىل بولۇش، راستچىل بولۇش، ۋەدىگە ۋاپا قىلىش، ئامانەتنى ساقلاش، مەيلى دۇنيالىق بولسۇن، مەيلى ئاخىرەتلىك بولسۇن، ئۆز ۋەزىپىسىنى بىلىش ۋە ئۆز ۋاقتىدا ئورۇنلاش، خاتالىقنى دادىل ئېتىراپ قىلىش، ئەبەدىي جاسارەتلىك بولۇش، ھەرئىشتا ھەقىقەتنى كۆزلەش، ئۆزىگە ئىشىنىش، باشقىلارنىڭ ياردىمىنى كۈتمەستىن ئۆزىگە يۆلىنىش، ۋىجدانلىق، غۇرۇرلۇق بولۇش، نومۇسىنى ساقلاشنى بىلىش، ۋەتەنگە، خەلققە ۋە باشقىلارغا مەنپەئەتلىك بولۇش ۋە باشقىلار.

## 1279 ـ سۇئال: باللارغا ئەخلاق ئۆگىتىشنىڭ موھىملىقى

بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەخلاقنى بەرپا قىلىشقا، ئەخلاقنى بالىنىڭ تەبىئىتىگە سىڭدۈرۈش ئۈچۈن بەرپا قىلىشنى، ھەتتا گۇناھلارنى يۇيىدىغان سەدىقە بېرىشتىنمۇ يۇقىرى ئورۇنغا قويغانلىقىنى بىلگىنىمىزدە، بالىغا ئەدەپ ـ ئەخلاق ئۆگىتىش، ئۇنى ئەخلاقلىق قىلىپ تەربىيىلەشنىڭ قانچىلىك مۇھىم ئىكەنلىكىنى بىلەلەيمىز.

سەلەپ ـ سالىھلارمۇ ئەدەپ ـ ئەخلاقنىڭ ئەھمىيىتىنى، دەرىجىسىنى ۋە مەرتىۋىسىنىڭ يۇقىرىلىقىنى ياخشى چۈشەنگەچكە، باللىرىنى ئەدەپلىك چوڭ قىلىشقان ۋە بارلىق ئىسلام ئۈممىتىگە بۇنى تەۋسىيە قىلىشقان.

باللارنى ئەدەپلىك چوڭ قىلىشنىڭ بۇنچىلىك مۇھىملىقىنىڭ سەۋەبى بولسا، ئەدەپنىڭ ئۆتكۈر ئەقلنى بەرپا قىلىدىغانلىقى، ئۆتكۈر ئەقلنىڭ ياخشى ئادەتنى بەرپا قىلىدىغانلىقى، ياخشى ئادەتتىن ياخشى تەبىئەتنىڭ بارلىققا كېلىدىغانلىقى، ياخشى تەبىئەت ئىگىسىدىن ياخشى ئەمەلنىڭ بارلىققا كېلىدىغانلىقى، ياخشى ئەمەل پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىشنى بارلىققا كەلتۈرىدىغانلىقى، پەرۋەردىگارىنىڭ رازىلىقىغا ئېرىشىش بولسا، ئەبەدىيلىك بەختكە مۇيەسسەر قىلىدىغانلىقى، ناچار ئەخلاقتىن بۇزۇق ئەقىلنىڭ، بۇزۇق ئەقىلدىن بولسا، يامان ئادەتنىڭ، يامان ئادەتتىن يامان تەبىئەتنىڭ، يامان تەبىئەتتىن يامان ئەمەلنىڭ، يامان ئەمەلدىن ئاللاھنىڭ غەزىپى ۋە لەنىتىگە ئۇچراشنىڭ ۋە بۇنىڭدىن ئەبەدىي مىراس بولىدىغان خارلىققا قالىدىغانلىقى ئۈچۈندۇر. بۇلارنى چوڭقۇر چۈشىنىپ يەتكەن سەلەپ ـ سالىھلار ئەۋلادلىرىنى ئەدەپ ـ ئەخلاقلىق بولۇشقا ۋە ئۆزلىرىمۇ ئۇلارنى شۇنىڭ ئۇستىدە يېتىلىشكە ئەھمىيەت بېرىپ، ئەدەپ ـ ئەخلاقنى ئۇلارغا ۋە ئۇلاردىن كېيىنكى ئەۋلادلارغا مىراس قىلىپ قالدۇرۇشقان ئىدى.

## 1280-سۇئال: ئاتا-ئانىغا كۆرسىتىدىغان ئەدەپلەر

**1) ئاتا- ئانىغا سۆز قىلىشتىكى ئەدەپلەر.** ئىمام قۇرتۇبى تەپسىرىدە ئەبۇل بەدداھ ئەتتىجىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى بايان قىلغان: مەن سەئىد ئىبنى مۇسەييىبكە مەن قۇرئاندا ئاتا- ئانىغا ياخشىلىق قىلىش ھەققىدە كەلگەنلەرنىڭ ھەممىنى بىلدىم، لېكىن ئاللاھ تائالانىڭ ئۇلارغا ھۆرمەت بىلەن يۇمشاق سۆز قىلغىن، (سۇرە ئىسرا، 23 ـ ئايەت) دېگەن سۆزىنىڭ مەنىسىنى چۈشىنەلمىدىم، بۇ يەردە كۆزدە تۇتۇلغان يۇمشاق سۆز نېمىدىن ئىبارەت؟ دېدىم، ئىبنى مۇسەييىب گۇناھكار قۇلنىڭ قوپال ۋە باغرى قاتتىق خوجايىنىغا سۆزلىشى دېدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ ئايەتتىكى يۇمشاق سۆزنى: ئى ئاتا، ئى ئانا! دېمەك دەپ تەپسىر قىلدى.

2) **ئاتا- ئانىغا قاراش ئەدەپلىرى.** بىز يۇقىرىدا بالىنىڭ ناھايىتىمۇ ئەدەپ- ئەخلاقلىق بولۇشى ئۈچۈن ئاتا- ئانىلارنىڭ بالىلىرىنى تەقۋادار ئالىملارغا يېقىن بولۇشقا، ئۇلاردىن بىلىم ئېلىشتىن بۇرۇن ئەدەپ- ئەخلاق ئۆگىنىشكە تەۋسىيە قىلغانلىقىنى، بالىلارنىڭ ئالىملار بىلەن بىللە بولغاندا، ئۇلارنىڭ ئەدەپلىك بولۇشىنى تەلەپ قىلىشىدىغانلىقىنى بايان قىلغان ئىدۇق.

3) **ھۆرمەتلەش ۋە ئىززەتلەش ئەدەپى.** تىرمىزى ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ياشىنىپ قالغان بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قېشىغا كەلگەن ئىدى، جامائەت ئۇنىڭغا ئورۇن بوشىتىپ بېرىشكە كېچىكىپ قالغانلىقتىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كىچىكلىرىمىزگە شەپقەت، چوڭلىرىمىزغا ھۆرمەت قىلمىغان ئادەم بىزدىن ئەمەس، دېدى.

## 1281-سۇئال: قېرىنداشلىق ۋە دوستلۇق ئەدەپلىرى

ئاتا- ئانىلار پەرزەنتلىرىنىڭ چوڭلىرىغا كىچىك قېرىنداشلىرىغا مەرھەمەت قىلىش ۋە شەپقەت قىلىشنى ئۆگەتسە، كىچىكلەرگە چوڭلارنى ئىززەتلەش ۋە ھۆرمەت قىلىشنى سىڭدۈرسە، ئائىلە ھاياتى تەڭپۇڭلۇق ئىچىدە ماڭىدۇ. ئائىلە ئەزالىرىنىڭ ھەر بىرى قارشى تەرەپنىڭ ھەققىنى ئۆز لايىقىدا ۋە ئۆز ئورنىدا ئادا قىلىدۇ.

## 1282-سۇئال: قوشنىدارچىلىق ئەدەپلىرى

ئىسلام شەرىئىتىدە قوشنىدارچىلىقنىڭ ھەققى چوڭ. بۇنىڭدىكى سەۋەب بولسا، مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىنىڭ بىر- بىرىگە بولغان مۇناسىۋىتىنى كۈچلەندۈرۈش ئۈچۈندۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتا- ئانىلارغا ئۇلارنىڭ بالىلىرىنى قوشنىلىرىنىڭ بالىلىرى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتىدە دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك نۇرغۇن ئەدەپلەرنى ئۆگىتىشكە تەۋسىيە قىلغان. ئۇ ئەدەپلەر شۇلاردىن ئىبارەتكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ قوشنىلارنىڭ بالىلىرىنىڭ ھالىغا ھال ـ مۇڭ بولۇشى كېرەكلىكىنى، بالىلارنىڭ ئاتا- ئانىسىنىڭ قوشنىسىنىڭ بالىلىرىدا بولمىغان ياكى ئۇنىڭغا ئېرىشىشكە قادىر بولالمايدىغان نەرسىلەرنى ئېلىپ بەرگەندە، ئۇ بالىلارنىڭ ئۇ نەرسىلەرنى سىرتقا كۆتۈرۈپ چىقىپ يەپ ياكى كۆرسىتىپ قوشنىلارنىڭ بالىلىرىنىڭ ئىچىنى ئاچچىق قىلىدىغان ئىشلارنىڭ ئالدىنى ئېلىشقا تەۋسىيە قىلغان، يەنى يەيدىغان نەرسىنى تاشقىرىغا كۆتۈرۈپ چىقماي ئۆيدە يېگۈزۈش، تاشقىرىغا كۆتۈرۈپ چىقىپ يېيىشكە روخسەت قىلماسلىققا تەۋسىيە قىلغان. بۇنداق قىلىشنىڭ يەنە بىر پايدىسى بالىلار سىرتلاردا، يوللاردا كېتىۋاتقاندا، بىر نەرسە يېيىشتەك ئاممۇۋي ئەدەپلەرگە زىت ئىشلاردىن

ئۇزاقلاشتۇرۇلىدۇ.

## 1283ـسوئال: ئىجازەت سوراش ئەدەپى

ئىجازەت سوراشتا ئۇنىڭ ئەدەپىگە دىققەت قىلىش چوڭ ـ كىچىك ھەممەيلەن دىققەت قىلىشقا تېگىشلىك ئەدەپتۇر. ئىجازەت سوراش ئىسلام شەرئىتىدە مۇھىم ئەدەپلەرنىڭ بىرى سانىلىدۇ. ئاللاھ تائالا ئەسىرلەر بويى ئوقۇلىدىغان قۇرئان كەرىمدە ئىسلام ئۇممىتى ئۈچۈن ئىجازەت سوراش ئەدەپىنى تەكىتلىگەن ئايەتلەرنى نازىل قىلدى. چۈنكى، ئىجازەت سوراشتىن ئىبارەت بۇ ئەمەلنىڭ ئائىلە ۋە جەمئىيەتتە ئوينايدىغان رولى ناھايىتى مۇھىمدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈنمۇ، ئۇنىڭ ئەھمىيىتىنى ساھابىلارنىڭ چوڭلىرىدىن سىرت كىچىك ساھابىلاردىن ھېسابلىنىدىغان ئەبۇسەئىد ئەلخۇدرىغا ئوخشاشلارمۇ ياخشى تونۇپ يەتكەن ئىدى.

قۇرئان كەرىم ئىجازەت سوراشقا بۇيرۇش بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئاتا- ئانىنى بالىغا بۇ ھەقتە تەلىم بېرىشنىمۇ بۇيرىدى، ھەم بالىلارنىڭ ئاتا- ئانىلارنىڭ خاس ئورۇنلىرىغا ئىجازەت سوراپ كىرىدىغان ۋاقىتلارنىمۇ ئېنىق بەلگىلەپ كۆرسەتتى، ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە: «ئى مۆئمىنلەر ! سىلەرنىڭ قۇللىرىڭلار، چۆرىلىرىڭلار ۋە ئىچىڭلاردىكى بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلار ناماز بامداتتىن بۇرۇن، چۈشتە (ئۇخلاش ئۈچۈن ) كىيىمىڭلارنى سالغان چېغىڭلاردا ۋە خۇپتەندىن كېيىن (مۇشۇنداق) ئۈچ ۋاقىتتا (يېنىڭلارغا كىرسە ) سىلەردىن ئىجازەت سورىسۇن، (بۇ) ئۈچ ۋاقىت سىلەرنىڭ ئەۋرىتىڭلار (ئېچىلىپ قالىدىغان ۋاقىتتۇر )، بۇ ئۈچ ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتلاردا (ئۇلار سىلەرگە كىرسە ) سىلەرگىمۇ، ئۇلارغىمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، سىلەر بىر بىرىڭلار بىلەن بېرىش كېلىش قىلىپ تۇرىسىلەر، ئاللاھ سىلەرگە ئايەتلەرنى (يەنى شەرئىيەت ئەھكاملىرىنى ) ئەنە شۇنداق بايان قىلىدۇ، ئاللاھ ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.» (سۈرە نۇر، 58 ـ ئايەت. ) دەيدۇ.

## 1284ـسوئال: داستىخاندىكى ئەدەپلەر

ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ تەربىيىسىدىكى بالا ئىدىم، تاماق يېگەندە قوللىرىم لېگەننىڭ مۇقىم بىر يېرىدە تۇرمايتتى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: ھەي بالا! "بىسمىللاھ" دەپ، ئوڭ قولۇڭ بىلەن ئۆزۈڭنىڭ ئالدىدىن يېگىن! ـ دېدى. ئۆمەر ئىبنى ئەبۇ سەلەمە: مەن شۇندىن ئېتىبارەن تاماقنى ئەشۇ ئۇسۇلدا يەپ كەلدىم، ـ دەيدۇ. (بۇخارى: 5376)

ئىمام غەزالى «ئىھيا» دېگەن كىتابىنىڭ ئۈچىنچى قىسمىدا بالا ئوزۇقلانغاندا موھتاج بولىدىغان ئىسلامنىڭ ئومۇمي ئەدەپلىرىدىن تۆۋەندىكىدەك بىرنەچچە تۈر ھەققىدە ئاگاھلاندۇرۇش بېرىدۇ .

1) تاماقنى ئوڭ قولدا يېيىش، يېيىشتىن بۇرۇن بىسمىللاھ دېيىش.
2) ئۆزىنىڭ ئالدىدىن ئېلىپ يېيىش.
3) تاماققا باشقىلاردىن ئاۋۋال قول ئۇزاتماسلىق.
4) تاماققا ۋە ئۇنى يەۋاتقان كىشىلەرگە تىكىلىپ قارىماسلىق.
5) تاماقنى بەك تېز يېمەسلىك.
6) تاماقنى يۇمشاق چايناپ يېيىش.
7) تاماقنى ئېغىزىغا ئارقا ـ ئارقىدىن سېلىۋەرمەسلىك.

8) تاماق يېگەندە كىيىملىرىنى ۋە قوللىرىنى مەينەت قىلماسلىق.

9) بەزى چاغلاردا تەرخەمەك ۋە ناننى ھېچنەرسە ئارىلاشتۇرماستىن يېيىشكە ئادەتلىنىش.

10 ) تاماقنى بەك كۆپ يېيىشكە ئادەتلىنىپ قالماسلىق، چۈنكى كۆپ يېيىش پەقەت ھايۋانلارغا خاس ئىشتۇر.

11 ) تاماقنى بەك كۆپ يېيىشنى داستىخان ئۈستىدە ئەيىبلەش، ئاز يېگەن بالىنى ماختاش، تاماقنى ھەددىدىن بەك زورلىماسلىق.

12 ) ئاددىي تاماققا قانائەت قىلىش.

## 1285-سۇئال: بالىنىڭ تاشقى قىياپەت ئەدەپلىرى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىنىڭ چاچ قويۇش چېچىنى ياستىش، كىيىمىنىڭ رەڭگى، سىرتقا چىقىش كىيىمى قاتارلىق ئەھۋاللىرىغا ئەھمىيەت بېرەتتى.

## 1286-سۇئال: چاچ قويۇش ۋە چۈشۈرۈشتىكى ئەدەپلەر

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم چېچىنىڭ يېرىمى چۈشۈرۈلۈپ، يېرىمى قالدۇرۇلغان بىر بالىنى كۆرۈپ، ساھابىلىرىنى ئۇنداق قىلىشتىن توستى ۋە: چاچىنىڭ يا ھەممىسىنى چۈشۈرۈۋېتىڭلار ياكى ھەممىسىنى قويۇپ قويۇڭلار! دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 4195)

چاچنى مۇنداق تۆت شەكىلدە قىرىشتىن چەكلەندى.

بىرىنچى، بېشىدىن ئۇ يەر- بۇ يەرنى چۈشۈرتۈپ، ئارقا تەرىپىنى قويۇپ بېرىش.

ئىككىنچى، خرىستىئان دىندىكىلەردىن ھەددىدىن ئاشقانلارغا ئوخشاش ئوتتۇرىنى چۈشۈرۈپ ئەتراپىنى قويۇپ قويۇش.

ئۈچىنچى، ھىندىئانلارغا ئوخشاش ئەتراپىنى چۈشۈرۈپ ئوتتۇرىنى قويۇپ قويۇش.

تۆتىنچى، ئالدى تەرەپىنى چۈشۈرۈپ، ئارقا تەرىپىنى قويۇپ بېرىش.

بۇلاردىن توغرىسى ھەممىسىنى چۈشۈرۈش ياكى ھەممىسىنى قويۇپ بېرىشتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ چاچ چۈشۈرۈش ئىشىغا بىۋاستە ئارىلاشقان .

## 1287-سۇئال: كىيىم رەڭگىنىڭ ئەدەپى

ئىمام غەزالىنىڭ «ئىھيا» دېگەن كىتابىنىڭ ئۈچىنچى بۆلۈمىدە بالىنىڭ كىيىمىنىڭ ئەدەپئى ھەققىدە ياخشى يوليورۇقلىرى بار. ئۇ مۇنداق دېگەن: بالىلارغا رەڭسىز ۋە سىزىقسىز ئاق رەڭلىك كىيىم كىيدۈرۈلۈشى لازىم. رەڭلىك، سىزىقلىرى بار كىيىملەر بولسا، ئاياللارنىڭ شۇنداقلا قوش جىنسلىقلارغا خاس كىيىملەر بولغاچقا، بالىلارغا ئۇنداق كىيىملەر كىيدۈرۈلمەسلىكى لازىمدۇر. بالىلارنى ئىسىل، ئاجايىپ - غارايىپ، قىممەت كىيىم كىيگۈزۈشتىن ئۇزاق تۇتۇش، بۇنداق كىيىملەر گەرچە بالىلارغا ھەرقانچە چىرايلىق كۆرۈنگەندىمۇ، ئۇلارنى ئۇنىڭدىن يىراق تۇتۇشى لازىم.

## 1288-سۇئال: قۇرئان ئوقۇش ئەدەپلىرى

ئىبنى كەسىرنىڭ تەپسىرىدە ئىبنى جەرىر بايان قىلغاندەك، ئاللاھ تائالانىڭ: «ئاللاھنىڭ رەھمىتىگە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن، قۇرئان ئوقۇلغان چاغدا، ئۇنى دىققەت بىلەن ئاڭلاڭلار ۋە جىم تۇرۇڭلار (يەنى سۆز قىلماڭلار.» دېگەن ئايىتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەر قېتىم قۇرئان ئوقۇغاندا، ئۇنىڭ قۇرئانىنى تېنچ ئولتۇرۇپ ئاڭلىغان ئەنسارىلاردىن بىر بالا توغرىسىدا نازىل

بولغان دەيدۇ.

## 1289-سۇئال: راستچىللىق ئەخلاقى

راستچىل بولۇش ئىسلام ئەخلاقىنىڭ ئەڭ مۇھىم يىلتىزلىرىدىندۇركى، ئۇنى يېتىلدۈرۈش ۋە ئۇنى بالىنىڭ تەبىئىتىدە مۇستەھكەم قىلىش ئۈچۈن غەيرەت قىلىش لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاتا-ئانىلارنىڭ بالىلاردا يالغانچىلىق خۇلقىنىڭ يېتىلىپ قېلىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشى ئۈچۈن ئۇلارنى دائىم كۆزىتىپ تۇرۇشقا تەۋسىيە قىلىپ : «بالا بىر ئىنساندۇر، ئۇنىڭمۇ ئىنسانى مۇئامىلىگە ئېرىشىش ھوقۇقى بار، ئاتا- ئانىنىڭ ھەر قانداق بىر ۋاستە بىلەن ئۇنى ئالدىشى ۋە ئۇنىڭ بىلەن مۇئامىلىدە بۇ جەھەتتىكى ئەمەلىيەتكە سەل قارىشى جائىز بولمايدۇ.» دېگەن قائىدىنى تۇرغۇزغان ئىدى.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بىزنىڭ ئۆيدە ئولتۇراتتى، ئانام مېنى: بۇ ياققا كەل، بىر نەرسە بېرىمەن، دەپ چاقىردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئانامغا: ئۇنىڭغا نېمە بېرىسەن؟ دەپ سورىغانىدى، ئانام: بىر تال خورما بېرىمەن، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ناۋادا، ئۇنىڭغا ھېچنېمە بەرمىسەڭ، ساڭا بىر يالغانچىلىق يېزىلىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 4991)

سەلەپ- سالىھلار چوڭلار كىچىلەرگە ۋەدە قىلسۇن ياكى بالىلار بىر - بىرىگە ۋەدە قىلسۇن، ۋەدىسىگە ئەمەل قىلىشقا، راستچىل بولۇشنى بالىلارنىڭ ۋۇجىدىغا سىڭدۈرۈشكە بەكلا ئەھمىيەت بەرگەن ئىدى.

## 1290-سۇئال: مەخپىيەتلىكنى ساقلاش ئەخلاقى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنى مەخپىيەتلىكنى ساقلىيالايدىغان بولۇپ چوڭ بولۇشنى تولىمۇ ئۈمىد قىلاتتى. چۈنكى، مەخپىيەتلىكنى ساقلاش بالىنىڭ ھازىرى ۋە كەلگۈسى ھاياتىنىڭ بىخەتەرلىكىنى، جەمئىيەت ۋە ئۇنىڭ ئاساسلىرىنى مۇھاپىزەت قىلىشتا ئىنتايىن مۇھىمدۇر. مەخپىيەتلىكنى ساقلاشقا ئادەتلەنگەن بالا ئىرادىسى كۈچلۈك، ئاغزى چىڭ بولىدۇ، ئۇنىڭ مەخپىيەتلىكنى ساقلىيالىشىدەك ئارتۇقچىلىقى جەمئىيەتتىكى باشقا ئىنسانلار ئارىسىدا ئۇنىڭغا قارىتا ئىشەنچ پەيدا قىلىدۇ.

## 1291-سۇئال: ئامانەتنى ساقلاش ئەخلاقى

ئامانەتدار بولۇش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كىچىكلىكىدىن باشلاپ ئەمەل قىلىپ كەلگەن گۈزەل ئەخلاقلىرىدىن بولغاچقا، ئۇ كىشىلەر ئارىسىدا ئىشەنچىلىك دەپ سۈپەتلىنىپ كەلگەن ئىدى. بۇنىڭدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەقتىدا قىلىدىغان بالىلار ئۈچۈن چوڭ بىر ئۈلگە باركى، بۇنى ئۆزلەشتۈرگەن بالىلار چوڭ بولۇپ ئاللاھ تائالانىڭ دىنىنى دەۋەت قىلغاندا چوڭ بىر ياردەمچى بولىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىلارنىڭ مەخپىيەتلىك ساقلاش ئەخلاقىنى يېتىلدۈرۈشكە قاتتىق ئەھمىيەت بەرگەنلىكتىن، بالىلارنىڭ مەخپىيەتلىكنى ئاشكارىلاپ قويۇشتەك قىلمىشلىرىغا قارىتا ئۇنىڭغا جازا بېرىش پوزىتسىيەسىنى قوللىناتتى.

## 1292-سۇئال: كۆڭۈلنى ئاداۋەتتىن سالامەت قىلىش ئەخلاقى

دىلنىڭ ئۆچ - ئاداۋەتتىن سالامەت بولۇشى ۋە ئىچى يامانلىقتىن يىراق بولۇشى ئىنسان تەبىئىتىنىڭ نورمال تۇرۇشىدا ناھايىتى مۇھىمدۇر. ئۇ ھەرقانداق ئىنساننى كىشىلەرنى ياخشى كۆرۈشكە، جەمئىيەت ئۈچۈن ياخشىلىقنى ئىزدەشكە، ئىنسانىڭ تەبىئىتىدە ھەمىشە

ياخشىلىقنىڭ ئالامەتلىرىنىڭ ئەڭ يۇقىرى دەرىجىدە ئىپادە تېپىشىغا تۈرتكە بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يېڭىدىن يېتىشىۋاتقان كىچىك ساھابە ئەنەس ئىبنى مالىكنىڭ تەبىئىتىدە بولغان ناچار خۇلقلارنى يۇيۇشى، ئۇنىڭغا يامانلىق قىلغان كىشىنى كەچۈرۈشى، دىلىدىكى شەيتاننىڭ ۋەسۋەسىلىرىگە ۋە ئۇنىڭ زىيانلىق يولغا باشلىشىغا يول قويماسلىقىغا چاقىرغان.

## توققۇزىنچى باپ. ھېس- تۇيغۇ ۋە شەخسىيەتنى بەرپا قىلىش

### 1293- سوئال: ھېس تۇيغۇنىڭ بالىنىڭ يېتىلىشىدىكى موھىملىقى

ھېس- تۇيغۇ، يېتىلىۋاتقان بالىدا ناھايىتى مۇھىم ئورۇننى ئىگىلەيدۇ. ئۇنىڭ شەخسىيىتىنى بىنا قىلىدۇ. ئەگەر ئۇنى تەڭپۇڭ ھالدا قوبۇل قىلالىسا، كەلگۈسىدە ھەممە جەھەتتىن تولغان مۇكەممەل ئىنسان بولۇپ يېتىشىپ چىقىدۇ. ناۋادا ئۇنداق بولماي ئارتۇقچە ياكى كەم بولۇپ قالغىنىدا ئۇنى ئەتراپىدىكىلەرگە رەھىم قىلمايدىغان باغرى تاش ئادەم قىلىپ يېتىلدۈرۈپ قويىدۇ. شۇڭا ھېس تۇيغۇنىڭ ساقلىنىشىنىڭ بالىنىڭ تەبىئىتى ۋە شەخسىيىتىدە ناھايىتى مۇھىم رولغا ئىگە. بۇنى بىنا قىلىشتا ئاتا- ئانا ناھايىتى مۇھىم رول ئوينايدۇ. چۈنكى، بۇنداق تۇيغۇنىڭ شەكىللىنىش مەنبەسى يەنىلا ئاتا- ئانىلاردۇر. ئاتا- ئانىلار بالىلارنىڭ مېھرىبانلىق، شەپقەت ۋە ئاتا- ئانا مېھرىنى ھېس قىلىشىنىڭ مەنبەسىدۇر.

### 1294-سوئال: باللارنى ئەركىلىتىش ۋە ئۇلار بىلەن ئويىنىشىنىڭ سۈننەتكە ئەگىشىش ئىكەنلىكى

بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارغا بولغان ئەھمىيەتلىك ئەمەلىيەتلىرىدە ئۇنىڭ بالىلارنى بەزىدە سۆيسە، بەزىدە قۇچاغلىغانلىقىنى، بەزىدە ئۇلارنىڭ باش - كۆزلىرىنى سىلىسا، بەزىدە ئۇلار بىلەن ئويناشقانلىقىنى، ئۇلار بىلەن چاقچاقلاشقانلىقىنى، بەزىدە ئۇلارنىڭ ئىسمىنى كىچىكلىتىپ چاقىرسا، بەزىدە ئۇلارنى ئەركىلەتكەنلىكىنى ئۇنىڭ ھەدىسلىرىدىن بىلەلەيمىز. ناۋادا، ئاتا- ئانىلار بۇ ئىشلارنىڭ بەزىسىنى ياكى ھەممىسىنى قىلمىغان ياكى قىلمايدىغان بولسا، بىز ئۇلارنىڭ بۇ ئىشلارنى ھېچ بولمىغاندا سۈننەتكە ئەگىشىش يۈزىسىدىن بولسىمۇ قىلىشنى ئۈمىد قىلىمىز. ئىمام بۇخارى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىگە كەلگەندە، ئۇنىڭ ئالدىغا بەنى مۇتەللىپ ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ كىچىك باللىرى چىقتى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ باللاردىن بىرىنى ئۆلىغىنىڭ ئالدىغا، يەنە بىرىنى ئارقىغا مىنگەشتۈرۈۋالدى. ئىمام بۇخارى ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەراپاتتىن مۇزدەلىفەگە بارغاندا ئۇلىغىغا ئۇسامەنى، مۇزدەلىفەدىن مىناغا قايتىشىدا، فەزلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنى مىنگەشتۈرۈۋالغان. ئۇ ئىككىسى تاكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەقەبە تېشىنى ئېتىپ بولغۇچە، تەلبىيە ئېيتىشنى داۋاملاشتۇرغانىدى.

ساھابە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامغا ئەگىشىش يۈزىسىدىن باللىرىغا چاقچاق قىلاتتى ۋە باللىرى بىلەن ئوينىشاتتى. ئۇلار باللىرىنىڭ ھۇجرىلىرىغا كىرىپ، خۇددى كىچىك باللاردەك ئۇلار بىلەن ئوينىشاتتى.

### 1295-سوئال: باللارغا ھەدىيەلەر تەقدىم قىلىشنىڭ ھېس تۇيغۇ يېتىلدۈرۈشتىكى موھىملىقى

ھەدىيە قىلىشنىڭ ئىنساندا ياخشى تەسىر قالدۇرۇش رولى باردۇر. باللارغا نىسبەتەن

ھەدىيەنىڭ تەسىرى تېخىمۇ چوڭقۇردۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر -بىرىڭلارغا ھەدىيە بېرىڭلار، بىر - بىرىڭلارنى ياخشى كۆرىسىلەر دېگەن سۆزى ئارقىلىق ئىنسانلار ئارىسىدىكى مۇھەببەتنىڭ باغلىنىش ۋاستىسىنى ئوتتۇرىغا قويدى. بۇ، ھەممىگە ئومۇم بولغان قائىدىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىنىڭ ھېس - تۇيغۇسىنى بەرپا قىلىش، ئۇنى تېخىمۇ جانلاندۇرۇشتىكى كۈچلۈك بىر ئاساس مەنبەسىنى ئوتتۇرىغا قويغانىدى.

**1296-سۇئال: بالىنىڭ بېشىنى سىلاش ئۇنىڭغا بولغان سۆيگۈ مۇھەببەتنىڭ ئىپادىسى**

يۇقىرىدىكى ھەدىسلەرنىڭ بىرىدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنىڭ بېشىنى سىلاش ئارقىلىق ئۇلارنى قانداق روھلاندۇرغانلىقىنى، ئۇلارغا مېھرىبانلىق ۋە شەپقەتنى قانداق يەتكۈزگەنلىكىنى، ئۇلارغا سۆيگۈ ۋە مۇھەببەتنىڭ تەمىنى قانداق تېتىتقانلىقىنى، ئۇلارغا قانچىلىك دەرىجىدە ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنى بىلدۈرگەنلىكى بايان قىلىنغان ئىدى. زەۋائىد ئىبنى ھەبباندا ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنسارىلارنىڭ بالىلىرىنى زىيارەت قىلاتتى، ئۇلارنىڭ بالىلىرىنى كۆرسىلا سالام بېرەتتى ۋە بېشىنى سىلايتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بالىنىڭ بېشىنى سىلىغاندا يۇزىنىمۇ قوشۇپ سىلايدۇ، بۇ بولسا بالىغا تېخىمۇ كۆپ ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنىڭ، شۇنداقلا بالىنى تېخىمۇ بەك خۇش قىلغانلىقىنىڭ ئىپادىسىدۇر. بىز بۇ ھەدىستىن بالىلارنىڭ باش- كۆزلىرىنى سىلاش، بالىلار بىردىن ئارتۇق بولغاندا، ئۇلار ئوتتۇرىسىدا باراۋەر مۇئامىلە قىلىش، ئايرىمىچىلىق قىلماسلىقنى تونۇپ يېتىش بىلەن بىرگە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەممە بالىلارغا ئوخشاش مۇئامىلە قىلىشىدىكى ئېسىل مۇئامىلە ئەخلاقىنى بىلىپ يېتەلەيمىز.

**1297-سۇئال: بالىنى ياخشى قارشى ئېلىش ئۇلار بىلەن يېقىنلىشىش ئىشىكىنى ئاچىدۇ**

بالىلار بىلەن كۆرۈشۈش ئادەتتە ئۇچراپ تۇرىدىغان ھەم شۇنداق قىلىش لازىم بولغان بىر ئىشتۇر. كۆرۈشۈشنىڭ دەسلەپكى دەقىقىلىرى بالىلارنىڭ مىجەزىگە ئەڭ تەسىر قىلغۇچى مۇھىم دەقىقىلەر ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر بۇ دەقىقىلەردە كۆرۈشۈش چىرايلىق بولسا، ئۇندىن كېيىن ئۇلار بىلەن بولغۇسى سۆھبەتنى ئوڭاي داۋام قىلغىلى ۋە ئوڭۇشلۇق ئېلىپ بارغىلى بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، ئۇلار بىر - بىرىگە ئوچۇق - يورۇق بولالايدۇ، كۆڭلىدىكىلەرنى ئاشكارا دېيەلەيدۇ، ئويلىغانلىرىنى ئوتتۇرىغا قويالايدۇ، تەلەپ ۋە ئارزۇلىرىنى بىلدۈرەلەيدۇ. بۇلارنىڭ ھەممىسى بالا بىلەن ئۇلارنى ئەركىلەتكەن ۋە مېھرىبانلىق قىلغان ھالدا چىرايلىق كۆرۈشكەندە ئاندىن ھاسىل بولىدىغان نەتىجىلەردۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق قىلىشنى ئۆز ئەمەلىيىتى بىلەن ئۆگەتكەن ئىدى.

**1298-سۇئال: بالىنىڭ ئەھۋالىنى كۆزىتىپ تۇرۇشنىڭ پايدىسى**

كۆپىنچە ۋاقىتلاردا بالىلار يولدا يالغۇز ماڭىدۇ، بەزىدە ئۇلار يولدىن ئازىدۇ ياكى بارار - يانار يولىنى تاپالماي قالىدۇ. ناۋادا ئاتا- ئانىلار بالىلىرىغا بەكرەك ئەھمىيەت بەرگىنىدە، بالىسىنىڭ ئىزىنى كەتكەنلىكىدىن تېزلا خەۋەر تاپىدۇ - دە، تېزلا ئىزدەشكە تۇتۇش قىلىدۇ ۋە ئۇنى تېپىپ قايتۇرۇپ كېلىدۇ، ئەمما بۇنىڭ ئەكسىچە بالىسىنىڭ ھېچ بىر ئىشىغا پەرۋاسىز بولسا، بالىسىنىڭ ئىزىنى كېتىش جەريانىدا قورقۇپ كېتىشكە سەۋەبچى بولىدۇ. بالا ئىزىنى قالغاندا ئاتا- ئانىدىن قايسى بىرى بولمىسۇن تېزدىن ئۇ يەرگە يېتىپ بارالمىسا، بالىدا ئاتا- ئانىغا نىسبەتەن ئۈمىدسىزلىنىش پەيدا بولىدۇ. شۇڭا ھەسەن ۋە ھۆسەيىن رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن بىرى يۈتۈپ كەتكەندە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەرھال ساھابىلارنى ھەممە ياققا تارقىلىپ، ئۇلارنى ئىزدەپ

تېپىشقا بۇيرۇغان.

**1299 ـ سۇئال: قىز بالىلارغا ۋە يېتىم بالىلارغا ئالاھىدە ئېتىباردا بولۇشنىڭ موھىملىقى**

قىز بالىلار بىلەن يېتىم بالىلار باشقا بالىلارغا قارىغاندا بەكرەك مېھرىبانلىق، شەپقەت قىلىش، كۆڭۈل بۆلۈشكە موھتاجدۇر. چۈنكى بۇ ئىككى خىلدىكى بالىلار باشقا بالىلارغا قارىغاند ا، ھەمىشە ئۆزلىرىنى ئاجىز ھېس قىلىدۇ. يەنە بىر تەرەپتىن، بۇ ئىككى خىل بالا كۆپ ساندىكى ئىنسانلارنىڭ نەزىرىدە ئانچىۋالا ئېتىبارغا ئېلىنىپ كەتمەيدىغانلار قاتارىغا كىرىدۇ. كونا ۋە يېڭى جاھىلىيەت جەمئىيەتلىرى ئۇلارنىڭ ھەق ـ ھوقۇقلىرىنى ئاياق ئاستى قىلدى. ناۋادا، بىرەر جەمئىيەت، بىرەر مىللەت ياكى بىرەر ئائىلە شەرىئەت قانۇنىدىن يىراقلىشىپلا كېتىدىكەن، بۇ ئىككى خىل بالىنىڭ زۇلۇم قىلىنىشى تەبىئىي بىر ئەھۋالغا ئايلىنىدۇ. جاھىلىيەت يەنىلا جاھىلىيەتتۇر، ئۇ ئۆز ئەتراپىدىكى مۇھىتتا ئۆزىنىڭ جاھىل ئەخلاقىنى قوغدايدۇ. ئۇلار مەيلى قايسى بىر ئۇلۇغۋار شۇئارلارنى تولۇسا توۋلىسۇن، ئۇلارنىڭ سۆز ـ ھەرىكەتلىرىنىڭ چىرايلىقلىقى، كىيىملىرىنىڭ ئالىمشىشى ھەرگىزمۇ ئۇلارنىڭ ئەسلى ماھىيىتىنى ئۆزگەرتمەيدۇ. يۇقىرىقى ئىككى خىل بالا جاھىلىيەتتە قانچىلىك دەرىجىدە خارلانغان بولسا، ئىسلام جەمئىيىتىدە شۇنچىلىك ئەزىز بولدىكى، ئىسلام ھەر زامان ئۇلارنىڭ ئەڭ ئېمتىيازلىق قوغدۇغۇچىسىغا ئايلاندى ۋە ئۇنى ھەممە ئىشتا ئۆز ھامىيلىقىغا ئالدى. ئۇنىڭ ھامىيلىقى شۇ دەرىجىدە ئىكەنكى، بۇ ئىككىسىنىڭ قايسى بىرى بىرەر ئادالەتسىزلىك ۋە زۇلۇمغا ئۇچرىسا، ئىسلامدا ئۇلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن ئوتتۇرىغا قويۇلغان شەرئى بەلگىلىمە ھەر بىر قىلمىشقا قارىتا بېرىلىدىغان جازا ۋە ئاگاھلاندۇرۇشلارنى ئىلان قىلدى. بۇ بەلگىلىمىلەر تاكى قىيامەتكىچە بۇ دۇنيادا كۈچكە ئىگە بولسا، قىيامەتتە ئۇنىڭ ئەڭ ئاخىرقى ھېسابىنى ئالىدۇ.

**1300 ـ سۇئال: قىز بالىنى تەربىيىلەشنىڭ كەلگۈسى ئىسلامىي ئائىلە قۇرۇلۇشىدىكى موھىملىقى**

ئەمەلىيەتتە، ئىسلامدا تەلەپ قىلىنغان ئەڭ مۇكەممەل ۋە كۆڭۈلدىكىدەك بىر جەمئىيەتنى قۇرۇپ چىقىش ئۈچۈن جەمئىيەتنى تەشكىل قىلغۇچى ھۈجەيرە بولغان ئائىلىنى ياخشى قۇرۇش لازىم. ئائىلىنى ياخشى بىر ئىسلامىي ئائىلە قىلىپ قۇرۇش ۋە گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن ئائىلىدىكى ئاساسلىق ئەزا بولغان ئايال كىشىنى، يەنى كەلگۈسىدە ئايال ۋە ئانا بولىدىغان قىزنى ياخشى تەربىيىلەش لازىم. ئۇلارنى مەدرەسىلەردە، ئۆيلەردە دەرس ئېلىش، ئىسلامنىڭ ئاساسلىرى، ئەخلاق ۋە بىلىمنىڭ ھەرقايسى تۈرلىرى بويىچە يېتەرلىك ۋە ئەتراپلىق تەربىيىگە ئىگە بولۇشقا پۇرسەت يارىتىپ بېرىش، ئائىلىنى ئىدارە قىلىشتا زۆرۈر بولغان بىلىملەر بىلەن تەربىيىلەشتىن سىرت، جەمئىيەتكە ۋاستىلىق ياكى بىۋاستە پايدا يەتكۈزۈشكە ئىمكانىيىتى يار بېرىدىغان بىلىملەرنى ئۆگىتىش لازىم.

شۇنداقلا، ئۇلارغا ئەسما بىنتى ئەبۇبەكرى، نەسىبە بىنتى كەئەب، سەفىيە بىنتى ئابدۇلمۇتتەلىپ، خەۋلە بىنتى ئەزۇر، سەكىنە بىنتى ھۇسەيىن... قاتارلىق ئىسلامدىكى ئۈلگىلىك ساھابە ئاياللارنىڭ ئىش ـ ئىزلىرىنى ئۈلگە قىلىپ بىلدۈرۈش لازىم. چۈنكى ئانىنىڭ ئۆزى بىر مەكتەپتۇر. ناۋادا، ئۇ ياخشى تەربىيىلەنسە، ئەڭ يارامىلىق بولغان ئېسىل بىر ئەۋلاد كىشىلىرىنىڭ ھەقىقىي تەربىيىلىگۈچىسى بولالايدۇ. ئەمما، بىزدە ئېلىپ بېرىلىۋاتقان ئەۋلاد تەربىيەسى، بولۇپمۇ، قىزلارغا ئېلىپ بېرىلىۋاتقان تەربىيە بولسا، ھەقىقىي پايدىسى بولىدىغان مۇھىم نۇقتىلارنى تاشلاپ

قويۇپ، قوشۇمچە ياكى ئۆنمى ئاز بولغان يوللارغا قارىغۇلارچە ئېسىلىۋېلىش بىلەن ئېلىپ بېرىلىۋاتىدۇ. ئەگەر يەنە ئىجرا قىلىنمىسا، تەربىيىلەشنىڭ ئەڭ ئاساسلىق مەنبەسىگە دىققەت بۇرالمىسا، ئىسلام ئۈممىتىنىڭ كەلگۈسىدىن سۆز ئېچىش بەكلا تەسكە توختايدۇ. ھازىرقى تەربىيە سىستېمىسىغا نەزەر سالساق، بىز مەدرىسىلەردە قىزلارنىڭ مۇزىكا، چەتئەل تىلى ۋە ئېنژېنېرلىقتەك كەسپلەرنى ئۆگىتىمىز، لېكىن ئۇلارغا ئەخلاق ۋە ئەۋلاد تەربىيەسىگە ئائىت ھېچقانداق بىر تۈردىن بىلىم بېرىلمەيدۇ، ئۇلارنىڭ ساغلاملىقنى ساقلاش، بالىلارنىڭ پسىخىكىسىنى ئىگىلەش، دىن ۋە ئەخلاقنىڭ ئۆلچەملىرى، ئائىلىدە كېرەكلىك بولىدىغان ئىدارە قىلىش بىلىملىرىدىن ھېچ بىرىدىن سۆز ئېچىش تېخىمۇ تەس. ئۇنداقتا ئۇلارغا قارىتا ئېلىپ بېرىلىۋاتقان تەلىم تەربىيە ئىسلامدىكى شۇئارنى قويۇپ، ھازىرقى تەرەققىياتشۇناسلار جار سېلىۋاتقان ئانىنىڭ مۇھىملىقى توغرىسىدىكى شۇئارغا مۇناسىپمۇ؟ ياق، ئانا بولغۇچى قىزلارغا قارىتا ئېلىپ بېرىلىۋاتقان تەلىم ـ تەربىيە ئۇلاردىن كەلگۈسىدە تەلەپ قىلىنغان نىشان ئۈچۈن كېرەكلىك بولغان تەربىيەدىن ناھايىتىمۇ يىراقتۇر. بىز تارىخ بەتلىرىگە نەزەر سالساق، ئاتاقلىق، ئالەمشۇمۇل داڭق چىقارغان ئالىملارنىڭ كۆپ ساندىكىلىرىنىڭ ئانىسىنىڭ تەربىيىسىدىن ئالغان ئېنىرگىيەسىنىڭ نەقەدەر زور رول ئوينىغانلىقىنى كۆرۈۋالالايمىز. ئىسلام تارىخىمىزدىكى شانلىق سەھىپىلەرنىڭ ئاۋۋالقى بەتلىرىنى ۋاراقلىساق، ئەلى ئىبنى ئەبۇتالىپنىڭ ھەق سۆيەرلىكى، ئادىللىقى، ئۇنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئىشلىرىدىكى ئەڭ ياخشى تايانچ بولالىغانلىقى، مۇئاۋىيەنىڭ ھەلىملىقى ۋە دانالىقى، ئابدۇللاھ ئىبنى زۇبەيرنىڭ قەھرىمان، جەسۇرلىقى ۋە زۇبەير رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملارنىڭ ئالاھىدىلىكىگە نەزەر سالساق، ئۇلارنىڭ ئارقىسىدىكى فاتىمە بىنتى ئەسەد، سەفىيە بىنتى ئابدۇلمۇتەللىپ، ئەسما بىنتى ئەبابەكرى ۋە ھىند بىنتى ئۇتبە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملاردەك ئاياللارنىڭ بارلىقنى، ئۇلارنىڭ يۇقىرىدىكى كىشىلەرنىڭ يېتىلىشىدە قانداق رول ئوينىغانلىقنى كۆرۈۋالالايمىز. ناۋادا، بىز بالىنىڭ ئاجايىب شەخسلەردىن بولۇپ يېتىلىشىدە ئەلۋەتتە ئاتىنىڭ تەسرى ۋە رولىمۇ ئاجايىب چوڭغۇ؟ دېگەن قاراشقا كەلسەك، بۇ ئەلۋەتتە توغرا. بىراق بالا تۇغۇلۇپلا ئانىنىڭ قۇچىقىغا چۈشىدۇ، ئانىنىڭ قۇچىقىدىن جەسۇرلۇقنى، ئەخلاقنى ئۆگىنىدۇ. ئابدۇللاھ ئىبنى ئاباسنىڭ پەزىلەتلىك ئانا، بىنتى ھارىس ئەلھىلالىيەنىڭ تەسرى بىلەن ئىسلام ئۈممىتىنىڭ ئەڭ كاتتا ئالىمى بولغىنىدەك، ئانىلارنىڭ ھېكمەتلىك بولۇشى ھەممە ئادەمگە ھېكمەتلىك بىلىم نۇرلىرىنى، مەنپەئەتنى يەتكۈزىدىغان ئادەمنى تەربىيىلەپ چىقىشنىڭ ئاساسىدۇر. تۇغۇلۇشى بىلەنلا ئانىلارنىڭ ئۇلارنىڭ قۇلاقلىرىغا غىڭشىپ ئوقۇپ بەرگەن تۈترۈقسىز مەنىدىكى ناخشىلىرىنى ئاڭلاپ چوڭ بولىدىغان بالىلار بولسا، كەلگۈسىدە ھەقىقىي ئادىمىيلىك ئەخلاق ۋە بىلىمدىن يىراق بىر ئادەم بولۇپ يېتىلىشىدە شەك يوق.

## 1301 ـ سوئال: قىز بالىنى تەربىيەلەشتىكى ئاساسىي قائىدىلەر

ئانا بالىنىڭ ئۇستازى بولۇپلا قالماي، ئۆز نۆۋىتىدە دۇنيانىڭ ئۇستازىدۇر. بىز ئائىلىنى ئىسلاھ قىلىمىز دەيدىكەنمىز، ئالدى بىلەن ئائىلىنىڭ روھى ۋە ئاساسى بولغان ئانىنى ئىسلاھ قىلىشىمىز كېرەك.

1 ـ قىز بالىنى يامان كۆرۈشتىن توسۇش. قۇرئان كەرىم ئالدى بىلەن ئىسلام كېلىشتىن بۇرۇنقى جاھىلىيەت دەۋرىدە كەڭ تارقالغان قىزلار ھەققىدىكى ناتوغرا قاراشلارنى ئىسلاھ قىلدى. كىشىلەرنىڭ دىققىتىنى قىزلارغا قارىتا بولغان خاتا قاراش ۋە نەزىرىيىلەرنى ئۆزگەرتىشكە بۇراپ، قىزلارنىڭمۇ ئوخشاشلا ئاللاھ تەرىپىدىن يارىتىلغان بەندە ئىكەنلىكىنى، ئاللاھ تائالا ئۆز ھېكمەت

قۇدرىتى بىلەن ئۇلارنى ئەرلەرنىڭ ياردەمچىسى بولۇشى ئۈچۈن ياراتقانلىقىنى، ئۇلارنىڭمۇ ئۆز ئالدىغا ھوقۇق ۋە مەسئۇلىيەتلىرىنىڭ بارلىقىنى جاكارلىدى. بۇنىڭ بىلەن بىرگە يەنە ئۇلارغا ياخشى مۇئامىلە قىلىشقا، ئۇلارغا قارىتا مەسئۇلىيەتلىرىنى جارى قىلدۇرۇشقا تەۋسىيە قىلدى. ئۇلار ھەققىدە ئاشكارا مەنىدىكى ئايەتلەرنى نازىل قىلدى. بۇ ئايەتلەرنىڭ نازىل بولۇشى بىلەن ئىنسانىيەت دۇنياسىدىكى ئاياللارنىڭ ئىجتىمائىي ئورنى ۋە ئىمتىيازىدا ئاجايىپ چوڭ يۈكسىلىش ھاسىل بولۇپ، ئاياللارنىڭ ھاياتىدا ئۇلارنىڭ بىرەرسىگە پارلاق بىر ئىستىقبال قوچاق ئاچتى.

2ـ قىزـ ئوغۇل پەرزەنتلەر ئارىسىدا ئايرىمچىلىق قىلماسلىق، ئۇلارغا باراۋەر مۇئامىلىدە بولۇش. ئاللاھ تائالا ئاتاـ ئانىغا ئوغۇل ـ قىزنى رىزىق قىلىپ بېرىدۇ. ئىسلام دىنى ئاتاـ ئانىلارنىڭ ھەممە بالىلىرىغا باراۋەر مۇئامىلە قىلىشنى ئۆگىتىدۇ. بۇ ئوغۇل ـ قىزلارغا باراۋەر مۇئامىلە قىلىش بىلەن ھەققەتلىنىشىدۇ. ھەتتا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوغۇللارنى قىزلاردىن ئۈستۈن كۆرمەسلىك، ئۇلارنى ياخشى كۆرۈشتە، ئۇلارغا بىر نەرسە تەقدىم قىلىشتا، ئوقۇتۇش ۋە باشقا ئىمتىيازلارنى، شەرت ـ شارائىتلارنى ھازىرلاشتا ئۇلار ئارىسىدا ئادىل بولۇشنى جەننەتكە كىرىشنىڭ بىر ۋاستىسى قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئوغۇل ـ قىزلارغا مۇئامىلە قىلىشتا شۇنچە ئەستايىدىل ئىدىكى، ئۇنىڭدىكى بۇ خىل مۇئامىلىنى ئىنسانلار جەمئىيىتىنىڭ ئىچىدە ھېچقانداق بىر جەمئىيەت كۆرۈپ باقمىغاندۇر.

## 1302ـسوئال: قىز بالىلارنى تەربىيىلەش، ئۇلارغا ياخشىلىق قىلىش، سەۋر قىلىش ۋە ئۇلارنى ياتلىق قىلىشنىڭ ساۋابى

ئىسلام شەرىئىتى ئىنسان تەبىئىتىگە زىت كېلىدىغان تەلەپلەرنى قويماستىن، بەلكى ئۇنىڭغا ماس كېلىدىغان نىزاملارنى يولغا قويىدى. قىزلارنى تەربىيىلەشكە بېرىلىدىغان ئەجىر بولسا ناھايىتى كاتتىدۇر. ئۇلارغا سەۋر قىلالىغانلىقلىرى ئۈچۈن بېرىلىدىغان ساۋاب ناھايىتى چوڭدۇر. بۇ بولسا، ئاتاـ ئانىلارنىڭ غەم ئەندىشىلىرىنى تۈگىتىش، ئۇلارنىڭ ئىززەت ـ ئابرۇيىنى قىلىش، ئۇلارغا ئەمەللەرنىڭ مۇھىملىقىنى، ئۇنىڭغا رىئايە قىلىشنىڭ زۆرۈرلىكىنى، پەرۋىش قىلىشنىڭ رولىنىڭ مۇھىملىقىنى تونۇتۇش ئۈچۈندۇر.

ئەنەس ئىبنى مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: كىمكى ئىككى قىزنى بالاغەتكە يەتكەنگە قەدەر باقسا، قىيامەت كۈنى كەلگەندە، ئۇنىڭ بىلەن ئىككىمىز مانا مۇشۇنداق بولىمىز دېگىنىچە بارماقلىرىنى جۈپلەپ كۆرسەتكەن. (مۇسلىم: 2631)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئايالى ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىر ئايال ئىككى قىزىنى ئەگەشتۈرگەن پېتى ھۇجرامغا كېلىپ، مەندىن بىر نەرسە تىلىدى. مەن بىر تال خورمىدىن باشقا نەرسە تاپالمىدىمدە، شۇ خورمىنى بولسىمۇ بەردىم. ئۇ ئايال خورمىنى ئىككى قىزىغا بۆلۈپ بەرگەندىن كېيىن، ئورنىدىن تۇرۇپ چىقىپ كەتتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قايتىپ كەلگەندە، مەن ئۇ ئەھۋالنى ئۇنىڭغا ئېيتىپ بەرگەنىدىم: كىمكى قىزلىرىغا كۆيۈنۈپ ياخشى قارىسا، قىيامەت كۈنى ئۇ قىزلار ئۇنىڭ بىلەن دوزاخ ئارىسىدا توساق بولىدۇ دېدى. (بۇخارى: 5995)

يۇقىرىدا ئېيتىلغان قىز بالىدىن ئىبارەت ئاللاھنىڭ بۇ بەندىلىرى كەلگۈسىنىڭ ئىگىسى بولغان ئەۋلادلارنىڭ ئانىسى، جەمئىيەتنىڭ ئاساسلىق ھۆجەيرىسى بولغان ئائىلىنىڭ قۇرغۇچىسى، باتۇرلارنى ياراتقۇچى بولغانلىقى ئۈچۈن قىز تەربىيىلەشكە ئائىت بۇ ئىشنىڭ

مۇھەملىقى قايتا- قايتا تەكىتلەندى. دېمەك، بىر ئىنساننىڭ قىزى ياكى ھەمشىرىسىنى باققانلىقى ۋە ئۇلارنى تەربىيىلىگەنلىكى، ئۇنىڭ جەمئىيەت ئۈچۈن ھەسسە قوشقانلىقى، ئىنسانىيەتنىڭ بەخت - سائادىتى ئۈچۈن تۆھپە ياراتقانلىقىدا شەك يوقتۇر.

### 1303-سوئال: بالىنىڭ يېتىملىك مۇددىتى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر بالىنىڭ يېتىملىك مۇددىتىنى پەقەت ئۇنىڭ ئىھتىلام بولغۇچىلىك مەزگىلگىچە دەپ كۆرسەتكەن. بۇ قائىدە بويىچە بولغاندا، بالا ئىھتىلام بولۇش يېشىغا يېتىپ، ئىھتىلام بولسىلا، ئۇنىڭدىن يېتىملىك سۈپىتى كۆتۈرۈلۈپ كېتىدۇ.

### 1304- يېتىم ئوغۇل قىزلارنى تەربىيىلەشتىكى خىزمەتلەر

1 - يېتىم بالىنى بېقىش ۋە ئۇنى تەربىيىلەشتە ساۋاپ ئۈمىد قىلىش.

سەھل رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: مەن ۋە يېتىم بالىغا كاپالەتلىك قىلغۇچى ئىككىمىز جەننەتتە مانا مۇشۇنداق يېقىن بولىمىز دەپ، كۆرسەتكۈچ بارمىقى بىلەن ئوتتۇرا بارمىقىنى كۆرسىتىپ، ئۇ ئىككى بارمىقىنىڭ ئارىسىنى ئازراق ئاراچ قىلغان. (بۇخارى: 5304)

2 - يېتىمنىڭ مېلىنى مۇھاپىزەت قىلىش ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن تىجارەت قىلىپ قويۇش.

مالىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ماڭا ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ: زاكات بېرىۋېرىپ تۈگەپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، يېتىمنىڭ مېلىنى تىجارەتكە سېلىپ قويۇڭلار، دېگەنلىكى يەتتى. (مالىك رىۋايەت قىلغان)

### 1305-سوئال: بالا تەربىيەسىدىكى نورمال مېھرىبانلىقنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى

بۇرۇنقى تەجرىبىلەر ۋە كۆرۈلگەن نەتىجىلەر شۇنى ئىسپاتلايدۇكى، نورمال بولغان كۆيۈنۈش ۋە مېھرىبانلىق ئاللاھنىڭ ئىجازەتى بىلەن يارامىلىق مول مېۋە بېرىدۇ. مەسىلەن، بىز ھەددىدىن ئارتۇق ئەركىلىتىش ۋە مېھرىبانلىق قىلىشنى بىر ۋاقىلىق تاماقتا ئوخشاتساق ھەددىدىن ئارتۇق كۆپ يېيىلگەن تاماق سېمىزلىك، ھەزىم قىلىش ئاجىز بولۇش، نېرۋا ئەزالىرىنىڭ نورمال ئىشلىشىگە زىيانلىق بولۇشتەك يامان ئاقىۋەتلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. دەل شۇنىڭدەك، ھەددىدىن ئارتۇق ئەركىلىتىش بالىنى ئەخلاق ۋە ئىستىقبال جەھەتتىن تۈگەشتۈرىدۇ. ئۇنداقتا، كۆيۈنۈش ۋە مېھرىبانلىقتا نورمال بولۇشتىكى شەرتلەر نېمىلەردىن ئىبارەت بولىدۇ؟ بۇنىڭ تۆۋەندىكىدەك ئۈچ قائىدىسى بار.

1) بالىنى ياخشى كۆرۈشتە ئوتتۇرىچىل ۋە سولچىللىقتىن ساقلىنىش. بۈيۈك ئالىم مۇھەممەد خىزىر ھۈسەين (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن !) بالىنى ياخشى كۆرۈشتە ئوتتۇراھال يول تۇتۇش توغرىسىدىكى ئاگاھلاندۇرۇشلىرى بىلەن كىشىلەرنىڭ كۆپ ساندىكىسى شەرەپلەنگەن بولۇپ، ئۇ بۇ ھەقتە مۇنداق دەيدۇ: بالىلارنى تەربىيىدىن ئوزۇق ئېلىشى بىلەن بىرگە، ئۇلارنىڭ خاراكتېر شەخسىيىتىنىڭ تەسىرگە ئۇچرايدىغانلىقىنى بىلىدۇ. لېكىن ئۇلارغا بولغان ھەددىدىن ئارتۇق سۆيگۈ ۋە مېھرى- شەپقەت ئاتا- ئانىلارنىڭ بالىلارنىڭ نەزىرىدىكى ھەيۋىتىنى سۇندۇرىدۇ. بۇنىڭ بىلەن، ئاتا- ئانىلار بالىلاردىكى ناچار خۇلقلارنى ئەدەپلەشكە ئامالسىز قالىدۇ، بۇنىڭ بىلەن بالىلاردا يامان ئۆگىنىپ خالىغىنىنى قىلىدۇرىدىغان ھالەت شەكىللىنىدۇ. بۇ بىر خاتا يولدۇر، بۇ بىر شەپقەت بىلەن بىلىپ - بىلمەي چوڭ بىر خاتالىقتا يول قويۇلغان يولدۇر، بالىلارنى ئۆزىمۇ تۈيمىغان ھالدا ھاۋايى ھەۋىسى بويىچە ياشايدىغان يولدۇر، ناۋادا بالىلارغا بولغان مېھرى -

شەپقەت ھەددىدىن ئېشىپ كەتكەندە، بالىلار بىلەن بولغان مۇناسىۋەت يېقىنلاشماقتا يوق، ئەكسىچە، يىراقلىشىپ بالا ئۆزىنىڭ تاللىۋالغان يولىدا ھالاك بولۇپ كېتىدۇ، ھايات سىناقلىرىنىڭ تۆمۈر تاپانلىرى ئاستىدا ئېزىلىپ تۈگەيدۇ، تەربىيەنىڭ نېمىلىكىنىڭ ھەقىقىتىنى بىلمىگەنلەرنىڭ نەزىرىيەسى بويىچە بولغاندىمۇ، ھەددىدىن ئارتۇق ئەركىلىتىش، مېھرىبانلىق قىلىش يامان يولغا ئۇل سېلىپ بەرگەنلىكتۇر. ھەددىدىن ئارتۇق ئەركىلىتىۋېتىلگەن بالا تۇرمۇش قىيىنچىلىقلىرىغا، ھايات سىناقلىرىغا، پىداكارلىق كۆرسىتىشكە كېرەكلىك ئىشلاردا ئاجىز كېلىدىغان قىلىپ قويىدۇ، شۇڭا ئۇلارنىڭ ھازىرى ۋە كەلگۈسىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا قىلىنغان نورمال ۋە ئەتراپلىق كۆيۈنۈش بالىنى ھەقىقىي بىر يارامىلىق ئادەم قىلىپ يېتىلدۈرۈپلا قالماستىن، بەلكى قۇرئاندا ئاللاھ تائالا زىكىر قىلغاندەك: ئۇلارغا كامالى مېھرىبانلىقتىن ناھايىتى كەمتەر مۇئامىلىدە بولغىن ۋە ئى پەرۋەردىگارىم ! ئۇلار مېنى كىچىكلىكىمدە تەربىيىلىگىنىدەك ئۇلارغا مەرھەمەت قىلغىن دېگىن.» ( سۈرە ئىسرا 24- ئايەت) دەپ دۇئا قىلىشقا سەۋەبچى قىلىدۇ.

2 ) ئۆزىڭىز ۋە بالىڭىز ھەققىدە ئاللاھنىڭ ھۆكمى بىلەن ھۆكۈم قىلىشىڭىز. بىر بالىنى ياخشى كۆرۈشنىڭمۇ مەلۇم چېكى بار. شۇنىڭدەك يەنە ئىككى بالىنى سۆيۈشنىڭمۇ چېكى بار. ئەمما ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى سۆيۈش بولسا، ھەممە سۆيگۈنىڭ ئالدىدا تۇرۇشى كېرەك. بۇنداق سۆيگۈ ئاتا- ئانىلارنىڭ بالىلارغا بولغان سۆيگۈسىنىڭ نورمال بولۇشىنى ئىشقا ئاشۇرىدۇ. مۆئمىن بەندە ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنى سۆيۈشنى ئالدىنقى ئورۇنغا قويغاند ا، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىنىڭ بۇيرۇقلىرىنى بىجا كەلتۈرۈش، ئۇنى ئەمەلىيەتتە ئىجرا قىلىش جەريانىدا بالىغا بولغان سۆيگۈسىنىڭ نورمال ۋە ئاللاھ رازىلىقى ئۈچۈن بولۇشىنى ئىشقا ئاشۇرالايدۇ. شۇنداقلا، بالىلىرىغا ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبەرلىرىنى ياخشى كۆرۈش ۋە بۇيرۇقلىرىغا بويسۇنۇشتا ياخشى ئۈرنەك بولالايدۇ.

3 ) سېخىي، مېھماندوست، باتۇر ۋە بېلىم سۆيەر بولۇش. ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كېلىپ: بەكمۇ موھتاجمەن (قورسىقىممۇ ئاچ)، دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئاياللىرىدىن بىرىگە خەۋەر يوللىغانىدى، "مەندە سۇدىن باشقا (يېگۈدەك) نەرسە يوق "دېگەن جاۋاب كەلدى. ئاندىن يەنە بىر ئايالىغا خەۋەر يوللىغانىدى، ئۇنىڭدىنمۇ شۇنداق جاۋاب كەلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (نۆۋەت بىلەن) ھەممە ئايالىغا خەۋەر يوللىغان بولسىمۇ، ھېچكىمدىن يېگۈدەك بىر نەرسە چىقمىدى. شۇنىڭ بىلەن: بۇ ئادەمنى بۈ كېچە مېھمان قىلىدىغان بىرى بارمۇ؟ الله ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن، دېگەنىدى، ئەنسارىلاردىن بىرى: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن مېھمان قىلاي، دېدى ۋە ئۇ ئادەمنى ئېلىپ كەتتى. ئۆيگە بېرىپ، ئايالىدىن: يېگۈدەك بىر نەرسە بارمۇ؟ دەپ سورىغانىدى، ئايالى: بالىلارنىڭ تامىقىدىن باشقا بىر نەرسە يوق، دەپ جاۋاب بەردى. بالىلارغا بىر ئامال قىلغىن. مېھمان ئۆيى ئىچىگە كىرگەندە، خۇددى تاماق يەپ ئولتۇرغاندەك تۇس بەرگىن. ئۇ تاماق يېيىشكە باشلىغاندا، چىراغنى ئوڭشىغان بولۇۋېلىپ ئۆچۈرۈۋەتكىن، دېدى. ئايالى ئۇنىڭ ئېيتقىنىدەك قىلدى. مېھمان كىرىپ تاماق يېدى، ئۇلار ئاچ قورساق تۈنىدى. ئەتىسى ئۇلار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يېنىغا كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: الله (ئەر ئايال) ئىككىڭلارنىڭ بۈ كېچە مېھمىنىڭلارغا قىلغان ئىشىڭلاردىن ئەجەبلەندى، دېدى. (مۇسلىم 2054)

### 1306-سوئال: بالىنىڭ كېسەل بولۇش ۋە ئۆلۈپ كېتىشىگە سەۋر قىلىشىنىڭ ساۋابى

ئەبۇ مۇسا ئەشئەرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر بەندىنىڭ بالىسى ئۆلسە، الله پەرىشتىلەرگە: مېنىڭ بەندەمنىڭ بالىسىنى قەبزى روھ قىلدىڭلارمۇ؟ دەيدۇ، پەرىشتىلەر: شۇنداق، دېيىشىدۇ. الله يەنە: مېنىڭ بەندەمنىڭ يۈرەك پارىسىنى قەبزى روھ قىلدىڭلارمۇ؟ دەيدۇ، پەرىشتىلەر: شۇنداق، دېيىشىدۇ. الله: بەندەم نېمە دېدى؟ دەپ سورايدۇ، پەرىشتىلەر: ساڭا ھەمدى ئېيتتى ۋە: شۈبهىسىزكى، بىز اللەنىڭ ئىلكىدىمىز، يەنە اللەنىڭ دەرگاھىغا قايتىمىز، دېگەن دۇئانى ئوقۇدى، دەيدۇ. الله: ئۇنداق بولسا، ئۇ بەندەمگە جەننەتتە بىر ئۆي سېلىڭلار ۋە ئۇ ئۆيىنى ھەمدى ئۆيى دەپ ئاتاڭلار، دەيدۇ. (تىرمىزى: 1021)

ئەبۇ سەئىد خۇدرى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: ئاياللار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمگە: ئەرلەر (سەندىن ۋەز نەسىھەت ئاڭلاشتا) بىزدىن ئېشىپ كەتتى. شۇڭا بىز ئۈچۈن مەخسۇس بىر كۈن بېكىتىپ بەرگىن! دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مەخسۇس بىر كۈننى بېكىتىپ، ئۇلارغا ۋەز نەسىھەت، ئەمىر پەرمانلارنى يەتكۈزەتتى. شۇ ۋەز نەسىھەتلەرنىڭ بىرىدە: قايسى بىرىڭلارنىڭ ئۈچ بالىسى ئۆلۈپ كەتسە، ئۇلار ئانىلىرى بىلەن دوزاخنىڭ ئارىسىدا پەردە بولىدۇ، دېدى. بىر ئايال: ئىككى بالىسى ئۆلۈپ كەتسىچۇ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: ئىككى بالىسى ئۆلۈپ كەتسىمۇ، شۇنداق بولىدۇ، دېدى. (بۇخارى: 102)

سەئسەئە ئىبنى مۇئاۋىيە مۇنداق دەيدۇ: مەن ئەبۇ زەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئۇچرىشىپ قېلىپ: ماڭا ھەدىس سۆزلەپ بەرگىن! دېسەم، ئۇ ماقۇل بولۇپ مۇنداق دېدى: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇسۇلمان ئەر - خوتۇنىنىڭ بالاغەتكە يەتمىگەن ئۈچ بالىسى ئۆلۈپ كەتسە، الله تائالا پەزلى رەھمىتى بىلەن ئۇ ئىككىسىنىڭ گۇناھىنى كەچۈرۈۋېتىدۇ. (نەسائى: 1874)

يۇقىرىقى مەزمۇنلاردىن، بىر بالا ئاتا- ئانىدىن كېيىن قالسا، ئۇلارغا دۇئا قىلىپ ئۇلارنىڭ دەرىجىسىنى كۆتەرگۈچى، ئاتا- ئانىسىدىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتسە، ئۇلارنىڭ جەننەتكە كىرىشىگە سەۋەبچى بولغۇچى ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىبنى قەييۇم: بالا، ئاتا- ئانىلاردىن كېيىن قالسىمۇ ياكى ئۇلاردىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتسىمۇ، مۆئمىن ئۈچۈن ئوخشاشلا پايدىلىق، دىگەن.

## ئونىنچى باپ. جىسمانىي جەھەتتىن يېتىلدۈرۈش

### 1307-سوئال: بالىلارنى جىسمانىي جەھەتتىن تەربىيلەشنىڭ مەقسىدى

بالىلارنى جىسمانىي جەھەتتىن تەربىيلەشتىن مەقسەت: بالىلارنى كىچىكىدىن يېمەك - ئىچمەكلەرنى ئىستېمال قىلىشتىكى ساغلىقنى ساقلاش ئۇسۇللىرىغا ۋە تەن ساغلىقىغا پايدىلىق بولغان ھەرخىل تەنتەربىيە ئويۇنلىرىغا ئۆگىتىش ئارقىلىق ئۇلارنى ساغلام، كۈچلۈك ۋە ئەل ئىشلىرىغا يارامىلىق قىلىپ يېتىشتۈرۈش دېگەنلىكتۇر.

### 1308-سوئال: بالىنى جىسمانى جەھەتتىن يىتىلدۈرۈشنىڭ ئەھمىيتى

بالىلار بالاغەت ياشلىرىغا (قىزلار 12، ئوغۇللار 14 ياشقا) يېتىشى بىلەن ئۇلار ھەرخىل ئويۇن - تاماشالار ۋە كۆڭۈل ئېچىشلار ئارقىلىق بوشلۇقلىرىنى تولدۇرۇشقا كىرىشىدۇ. بۇ دەۋر ئاتا -

ئانىلارنىڭ ئەڭ دىققەتلىك بولۇشىغا تېگىشلىك بولغان ئەھمىيەتلىك بىر دەۋرىدۇر. باللارنى بۇ ياشلىرىدا، تەن ساغلاملىقىغا پايدىلىق بولغان پاكىز، تەن ـ تەربىيە ۋە باشقىمۇ ئىجابىي پائالىيەتلەر بىلەن مەشغۇل قىلمىغاندا، ئۇلار جەمئىيەتتىكى تۈرلۈك يامان ئادەتلەرگە ئۆگىنىپ قالغاندىن كېيىن، ئۇلارنى ئەسلىگە قايتۇرۇش قىيىن بولىدۇ، ھەتتا مۇمكىن بولمايدۇ. شۇڭا ئاتا ـ ئانىلار يوقىرىقى مەسئۇلىيەتلىرىنى ئۇرۇنلاش بىلەن بىرگە باللىرىنى ئەخلاقسىز، دىيانەتسىز يامان دوستلاردىن ئوزاقلاشتۇرۇشى، جىنسىي ھەۋەسنى ئۈرلىتىدىغان ھاياسىز فىلىملارنى، ئەدەپسىز سۈرەتلىك ژۇرناللارنى كۆرۈشتىن مەنئى قىلىشى ۋە باللىرىنىڭ تەن ساغلاملىقىغا ئەڭ زىيانلىق بولغان تاماكا، ھاراق، زىنا ـ پاھىشە قاتارلىق يامان ئىشلاردىن ئۇلارنى قەتئىي چەكلىشى ئىنتايىن زۆرۈردۇر.

ئاللاھ تائالا بالىنىڭ جىسمىنىڭ كۈچلۈك ۋە ھەرىكەتچان بولۇشى ئۈچۈن ئويۇن ئويناشنى بالىنىڭ تەبىئىتىدىكى بىر تەبىئىي خۇلق قىلدى. باللارنىڭ باللىق دەۋرى جانلىقلار دۇنياسىدىكى مەۋجۇداتلارغا سېلىشتۇرغاندا ئەڭ ئۇزۇندۇر. ئۇلارنىڭ جىسمانىي جەھەتتە يېتىلىشىمۇ مۇشۇ ئۇزۇن مۇددەتتە بولىدۇ. بۇ مەزگىلدىن كېيىنكى بەدەن تەرەققىياتى مەيلى ئېچكى ئەزانىڭ تەرەققىياتى بولسۇن ياكى تاشقى ئەزانىڭ تەرەققىياتى بولسۇن، ھەرگىزمۇ باللىق دەۋرىدىكى تەرەققىياتتەك بولماي ناھايىتى ئاستا ياكى ئاز بولىدۇ. ئەھۋال شۇنداق ئىكەن، ھەرقانداق بىر ئادەمنىڭ باللىق دەۋرىدىكى چېنىقىشى ۋە يېتىلىشىگە سەل قاراپ بالاغەتكە يەتكەن ياكى ئۇنىڭدىنمۇ چوڭ بولغان مەزگىلدە چېنىقتۇرىۋالىمەن، يېتىلدۈرىۋالىمەن دېگەن نەزىرىيەسىنىڭ پۇت تىرەپ تۇرالمايدىغانلىقىنى ئېنىق جەزم قىلالايمىز.

بالا باللىق مەزگىلىدە چېنىقىش ۋە يېتىلىشتە زۆرۈر بولغان چېنىقىش ۋە تەربىيىلىنىش ھوقۇقىغا تولۇق ئېرىشىش كېرەك. بۇ ھالقىلىق مەزگىلنى قولدىن بېرىپ قويسا، كېيىن ئۇنىڭ ئورنىنى تولدۇرغىلى بولمايدۇ. ئۆتمۈش زاماندىكى ئالىملار باللارنىڭ ئويۇنىنىڭ ئۇلارنىڭ جىسمانىي جەھەتتىن يېتىلىشىگە پايدىلىق ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتكەن بولۇپ، ئۇلاردىن ئىمام غەزالى مۇنداق دېگەن: بالا مەدرىسىدىكى قۇرئان دەرسى تامام بولغاندىن كېيىن، ئۇ نىڭ چىرايلىق يوسۇندا ئوينىشىغا ئىجازەت بېرىلىشى لازىم. بۇ ئويۇن ئۇلارنىڭ مەدرىسىدىكى دەرس ئېلىشتىن كېلىپ چىققان ھارغىنلىقنى ئۇنتۇلدۇرىدۇ. بالا ئويۇن ئوينىغاندا ھارمايدۇ، ئەگەر بالا ئويۇندىن مەنئى قىلىنىپ، داۋاملىق ئوقۇشقىلا زورلانسا، ئۇنىڭ قەلبى ئۆلىدۇ ـ دە، زېھنى كۈچى ئىسراپ بولىدۇ، ھايات ئۇنىڭ ئۈچۈن قىيىن تۇيۇلىدۇ، ئاندىن ئۇ بۇنداق ئىسكەنجىدىن قۇتۇلۇش ئۈچۈن ھىيلە ـ مىكىر ئىشلىتىشكە ئۆتىدۇ.

بالىنىڭ جىسمانىي جەھەتتە چېنىقتۇرۇلماسلىقى سەۋەبىدىن بالىنىڭ جىسمى كەلگۈسىدە نورمالسىز، كۆرۈمسىز، تەبىئىتى بىنورمال ھالدا چوڭ بولىدۇ. ئەگەر بىز بالىنىڭ باللىق دەۋرىدىكى بۇ مۇھىم مەزگىلنى بوشقا ئۆتكۈزۈۋېتىپ قالغاندا بالىنىڭ پات ئارىدا بۇ باللىق مەزگىلى بىلەن خوشلىشىدىغانلىقى، ھاياتىدا يېڭى بىر باسقۇچقا قەدەم قويىدىغانلىقى، ئۇ بالاغەتكە يەتكەن ھامان شەرىئەتنىڭ ئاساسىي رۇكۇنلىرىدىن تارتىپ ئەڭ ئاددىي بەلگىلىمىلىرىگىچە ئۇنىڭ بويسۇنۇشى ياكى قارشىلىق قىلىشىدىن ھېساب ئېلىنىدىغانلىقى، ھەقىقىي بىر مۆئمىنگە خاس سالاھىيەت بىلەن ياشاش، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك ئۈچۈن ئەمەل قىلىشتا كۈچلۈك ۋە ساغلام بولغان بىر جىسمىنىڭ لازىم ئىكەنلىكىنى ھېس قىلغىنىمىزدا، ئىسلامنىڭ بەش ئاساسىدىكى پەرز

ئەمەللەردىن باشقا جىھادقا چىقىش، بىلىم ئېلىشقا ئوخشاش پەرز ئەمەللەر ۋە ئۇنىڭدىن باشقا ۋاجىپ، سۈننەت، نەپلە ئەمەللەرنى ئورۇنلاش ئۈچۈن كۈچلۈك بەدەن بولۇشى كېرەكلىكىنى چۈشەنگىنىمىزدە، بالىنى جىسمانىي جەھەتتىن تەربىيىلەشنىڭ نەقەدەر مۇھىملىقىنى تونۇپ يېتىمىز. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنى تەربىيىلەش يولىنىڭ جىسمانىي جەھەتتە تەربىيىلەشتە كۆرسەتكەن يولىغا نەزەر سالساق، ئۇنىڭ مۇنداق تۆت قائىدىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغانلىقىنى بىلەلەيمىز.

**1309-سۇئال: بالىنىڭ سۇ ئۈزۈش، ئوق ئېتىش ۋە ئات مىنىشنى ئۆگىنىش ھەققى**

ئۆمەر ئىبنى خەتتابنىڭ: بالىلىرىڭلارغا سۇ ئۈزۈشنى، ئوق ئېتىشنى ۋە ئات ئۈستىدە مۇستەھكەم تۇرۇشنى ئۆگىتىڭلار، دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنغان. بۇنىڭدىن بالىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زىكىر قىلغان جىسمانىي جەھەتتىن چېنىقىدىغان تەنتەربىيە تۈرلىرىنى ئۆگىنىشى كېرەكلىكى ئېنىق بولىدۇ. بۇنىڭ بالىنىڭ ھازىرقى ۋە كەلگۈسىدىكى ھاياتىدا ئۆزىگە خاس رولىنىڭ بارلىقى، بۇنداق چېنىقىشنىڭ بالىنىڭ جىسمانىيىتىنى ساغلام يېتىلدۈرۈشكە پايدىسى بولۇپلا قالماي، بەلكى بالىنىڭ ئۆز - ئۆزىگە بولغان ئىشەنچىسىنى تۇرغۇزۇشىدىمۇ چوڭ رولى بارلىقى مەلۇمدۇر. ئەگەر بۇلارنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنى چېنىقتۇرۇشقا دالالەت قىلغان سۈننىتىگە ئۇيغۇن ئىكەنلىكىنى بىلسەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇلارغا قانچىلىك دەرىجىدە ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ كىچىكلىكىدە تاغىسى بەنى نەججارنىڭ بوستانلىقلىرىدا سۇ ئۈزگەن ۋە باللار بىلەن بىرلىكتە ئوينىغان ئىدى.

**1310-سۇئال: باللار ئارىسىدا تەنتەربىيە مۇسابىقىسى ئۆتكۈزۈشكە ئەھمىيەت بېرىش**

بۇ، بالىنى جىسمانىي جەھەتتىن چېنىقتۇرۇشنىڭ ئەڭ ئاساسلىق باسقۇچى بولۇپ، باللارنىڭ بەدىنىنى چېنىقتۇرۇش رولىغا ئىگە بولۇپلا قالماي، بەلكى يەنە ئۇلارنىڭ كۆڭلىنى خۇش قىلىدىغان ئويۇن ۋە مەنىۋىيىتىنى روھلاندۇرىدىغان پائالىيەت بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تاغىسىنىڭ ئوغۇللىرى بولغان باللار ئارىسىدا يۈگۈرۈش مۇسابىقىسى ئۆتكۈزۈپ يۈگۈرۈشتە ئۇتقانلارنى بىرىنچى ۋە ئىككىنچى تۇرگە ئايرىپ ئۇلارنى قۇچاغلاپ قارشى ئالغان ئىدى.

**1311-سۇئال: چوڭلارنىڭ كىچىكلەر بىلەن ئوينىشى**

بىز بۇ ئۇممەتنىڭ يولباشچىسى، ئالاھنىڭ بىزگە ئەۋەتكەن رەھمىتى بولغان پەيغەمبىرى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ باللار بىلەن بىللە ئوينىغانلىقى ھەققىدىكى بىر قانچە ھەدىسنى بايان قىلدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنداق قىلىشى ئاتا - ئانىلار ۋە باللارنىڭ تەربىيىچىلىرىنىڭ ئۈرنەك ئېلىپ شۇنداق قىلىشنى ئەمەلىيەت ئارقىلىق تەۋسىيە قىلغانلىقىدۇر.

**1312-سۇئال: باللارنىڭ باللار بىلەن ئوينىشى**

كۆپىنچە ئەھۋاللاردا ئاتا- ئانىلار ئالدىراش بولغاچقا، باللار بىر تۇغقان قېرىنداشلىرى، قوشنا ياكى تۇغقانلىرىنىڭ باللىرى بىلەن ئوينايدۇ، ئاتا- ئانىلار باللىرىنىڭ يامان باللار بىلەن ئويناپ، ئۇلاردىن يامان خۇلق ۋە تىل ئۆگىنىپ قېلىشىدىن ئەنسىرەيدۇ ۋە ئۇلارنىڭ ياخشى ئەدەپلىك باللار بىلەن ئوينىشىنى، ئۇلاردىن ياخشى ئۈرنەك ئېلىشىنى خالايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر قانچە قېتىم باللارنىڭ ئويناۋاتقان يېرىدىن ئۆتكەندە، بۇ ھەقتە ئۇلارغا بىر

نەرسە دېمىگەن ئىدى.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن باللار بىلەن ئويناۋاتاتتىم، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كېلىۋىدى، دەرھال ئىشىكنىڭ كەينىگە مۆكۈۋالدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام كېلىپ، قولنى مۇرەمگە قويدى ۋە: مۇئاۋىيەنى چاقىرغىن! دېدى. دەرھال بېرىپ كەلدىم ۋە: مۇئاۋىيە تاماق يەۋېتىپتۇ، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ماڭا، يەنە بېرىپ چاقىرىپ كەلگىن! دېدى. مەن يەنە بېرىپ قايتىپ كەلدىم ۋە: مۇئاۋىيە تاماق يەۋېتىپتۇ، دېدىم. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: اللە ئۇنىڭ قورسىقىنى تويغۇزمىغاي! دېدى. (مۇسلىم: 2604)

ئەمما قىزلارنىڭ ئويۇنى ئوغۇللارنىڭ ئويۇنغا ئوخشىمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، ئۆلىمالار پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ تۆۋەندىكى ھەدىسىگە ئاساسلىنىپ، قىزلارنىڭ ئويۇنچۇق ئوينىشىغا رۇخسەت قىلغان.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنهادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەبۇك (ياكى خەيبەر) غازىتىدىن قايتىپ كەلدى. ئۇنىڭ تەكچىسىگە پەردە تارتىپ قويۇلغان بولۇپ، پەردە شامالدا قايرىلىپ كېتىۋىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەن ئوينايدىغان قورچاق قىزلارنى كۆرۈپ قالدىدە: ئى ئائىشە! بۇ نېمە؟ دەپ سورىدى. مەن: قورچاق قىزلىرىم، دەپ جاۋاب بەردىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام قورچاقلار ئارىسىدىكى قاناتلىق ئاتنى كۆرۈپ: ئۇنداقتا، بۇ نېمە؟ دەپ سورىدى. مەن: ئۇ ئات، دېسەم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاتنىڭ ئۈستىدىكىلەرچۇ؟ دەپ سورىدى. ئۇلار ئاتنىڭ قاناتلىرى، دېدىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئاتنىڭمۇ قانىتى بولامدۇ؟ دېگەنىدى، مەن: سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ قاناتلىق ئاتلىرىنىڭ بار ئىكەنلىكىنى ئاڭلىمىغانمىدىڭ؟ دېدىم. بۇنى ئاڭلىغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇبارەك ئېزىق چىشلىرى كۆرۈنگىدەك دەرىجىدە كۈلۈپ كەتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 4932)

## 1313ـ سۇئال: باللارنىڭ ئوينىشى چەكلەنگەن ئويۇنلار

سەئىد ئىبنى جۇبەيردىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما بىر قۇشنى نىشان ئۈچۈن تىكلەپ قويۇپ ئوق ئېتىپ ئويناۋاتقان بىر توپ قۇرەيشلىك باللىنىڭ قېشىدىن ئۆتۈپ قالدى. كىمنىڭ ئاتقان ئوقى نىشانغا تەگمىسە، شۇ قۇشنىڭ ئىگىسىگە بىر نەرسە بېرەتتى. ئۇلار ئىبنى ئۆمەرنى كۆرۈپلا تارقىلىپ كەتتى، ئىبنى ئۆمەر: بۇنى كىم قىلدى؟ بۇنى قىلغان كىشىگە اللە لەنەت قىلسۇن. پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم جانلىق نەرسىنى نىشان قىلىپ ئوق ئاتقان كىشىگە لەنەت قىلغان، دېدى. (مۇسلىم: 1958)

## 1314ـ سۇئال: جىسمانىي جەھەتتىكى چېنىقىشنىڭ باللارغا بولغان پايدىلىرى

ئويۇن ئويناش ئەقىلگە يەتكەن باللار ئۈچۈن بوش ۋاقىتنى ئۆتكۈزۈش ھېسابلانسىمۇ، كىچىك ياشتىكى باللار ئۈچۈن مۇھىم بىر ئەمەل ھېسابلىنىدۇ، باللار ئويۇنغا بېرىلىش بىلەن ئۆزىنىڭ ئەقلى ۋە جىسمانىي ئىقتىدارىنى تەرەققىي قىلدۇرىدۇ. ئويۇن ئۇلارنىڭ ئىنكاسىنىڭ تېز بولۇشى، تەپەككۇر ئىقتىدارىنىڭ، مەسىلىلەرنى ھەل قىلىش يولىنى بىلىشىنىڭ ئەقلىي يوللىرىنى بىلدۈرۈشكە ياردەمچى بولىدۇ. ئاتا ـ ئانىلارنىڭ يېتەكچىلىكىدە بۇ ئويۇنلار باللىنىڭ ھەر تەرەپتىن تەرەققىي قىلىشىدا مۇھىم رولالارغا ئىگىدۇر. مەكتەپ ۋە مەدرىسىلەردىكى دەسلەپكى باسقۇچ باللىنىڭ ئويۇن بىلەن ئەقلىي ئىقتىدارىنى تەرەققىي قىلدۇرۇشنىڭ ئەڭ مۇھىم بىر باسقۇچى

بولۇپ، بۇ باسقۇچتا بالا پەقەت ئويۇن ئارقىلىق قۇۋۋەتلىك كۈچكە ئېرىشىدۇ. بۇندىن باشقا يەنە بالا ئويۇنلارنى تەكرار ـ تەكرار ئويناش ئارقىلىق تەجرىبىلەرنى يەكۈنلەيدۇ، ئويۇنلار ئىچىدە ئۆزىگە ماس كېلىدىغانلىرىنى ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنىڭ بىر پارچىسى قىلىدۇ. شۇڭا بالىنى تەربىيىلىگۈچىلەر بالىنىڭ ئوينىغان ئويۇنىنى پەقەتلا بىر ئويۇندىن ئىبارەت دەپ قارىماستىن، ئۇنىڭ مۇھىملىقىنى ئېتىبارغا ئالغان ئاساستا قاراش كېرەك. باللىرىنى ئۆيدە ئويناشتىن ياكى قوشنىلىرىنىڭ باللىرى بىلەن ئويناشتىن چەكلىگەن ئاتا- ئانىلار تەبىئىي ھالدا بالىنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارىنى تەرەققىي قىلىش پۇرستىدىن چەكلەپ قويغان بولىدۇ. ئويۇنلارنىڭ تۆۋەندىكىدەك بىر قانچە تۈرلۈك پايدىلىرى ۋە قىممىتى باردۇر.

1 ـ جىسمانىي قىممىتى: ھەرىكەتلىك ئويۇن بالىنىڭ جىسمانىي قۇۋۋىتىنى تەرەققىي قىلدۇرىدۇ. بالا ئويۇن ئويناش ئارقىلىق بىر نەرسىلەرنى كەشىپ قىلىش ۋە تەسەۋۋۇر قىلىش ئىقتىدارىنى يېتىلدۈرىدۇ.

2 ـ تەربىيىۋى قىممىتى: بالىنىڭ ئويۇنى ئۇنى ئوخشىمىغان نەرسىلەر بىلەن تونۇشۇش، ھەر خىل رەڭ ۋە شەكىل، ماددىلارنىڭ نام ۋە سۈپەتلىرى بىلەن تونۇشۇش پۇرستىگە ئىگە قىلىدۇ.

3- ئىجتىمائىي قىممىتى: بالا ئويۇن ئارقىلىق باشقىلار بىلەن مۇناسىۋەت ئورنىتىشنى، ئۇلار بىلەن ئۇيۇشقاق ئۇسۇلدا ئارىلىشىشنى ئۆگىنىدۇ. شۇنداقلا، ئۆز ـ ئارا ياردەملىشىش، ھەمكارلىشىش، چوڭلار بىلەن ئالاقىلىشىش، ئىلىم- بىرىم قىلىشنى ئۆگىنىدۇ. بەزىبىر شەيئىلەرنىڭ توغرا ۋە خاتالىقىنى پەرق قىلىشنى ئۆگىنىدۇ.

4- ئەخلاقىي قىممىتى: باللار ئويۇن ئارقىلىق يەنە ئەخلاق دائىرىسىگە كىرىدىغان، تەمكىنلىك، ھەققانىيەتچى، ئادىل، ئامانەتكار، سەۋرچان بولۇش ۋە پائالىيەتچان بولۇشتەك خۇلقلارنىڭ يۈزەكى مەنىسىنى ئۆگىنىدۇ.

5 ـ يېڭىلىق يارىتىش قىممىتى: بالا ئويۇن ئارقىلىق ئۆزىنىڭ يېڭىلىق پەيدا قىلىش ئىقتىدارىنى، تەبىر ۋە تەسەۋۋۇر كۈچىنى نامايەندە قىلىدۇ.

6 ـ ئۆزىنىڭ قىممىتى: بالا ئويۇن ئارقىلىق ئاغىنىلىرى بىلەن مۇئامىلە قىلىشنى، ئۇلار بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئارقىلىق ئۆزىنىڭ ئارتۇقچىلىق ماھارەتلىرىنى تونۇيالايدۇ، ئىقتىدارى يېتىدىغان دائىرىدىكى يېڭىلىقلارنى يارىتىشقا جۈرئەتلىك بولىدۇ. يېڭىدىن دۇچار بولغان مەسىلىلەرگە تاقابىل تۇرۇشنى ئۆگىنىدۇ.

7 ـ ئەقلىي قىممىتى: بالا ئويۇن ئويناش ئارقىلىق دۇچ كەلگەن قىيىن نۇقتىلارنى بىر تەرەپ قىلىش، ھۇدۇقۇش ۋە تەمتىرەشلەرنى بىر تەرەپ قىلىش قاتارلىق مىجەزگە ئائىت ئىشلارغا پىشىدۇ. ئائىلىدە چەكلىمىگە بەك ئۇچرايدىغان، باللارغا قاتتىق قول، تەلەپ قىلىدىغانلىرى كۆپ بولغان ئائىلىلەرنىڭ باللىرىنىڭ باشقا باللارغا قارىغاندا، تېخىمۇ قالاق ئويۇنلارنى ئوينايدىغانلىقىنى ھەمدە ئۇلارنىڭ ئويۇنى تېخىمۇ كۆپ ئوينايدىغانلىقىنى كۆرىمىز. باللارنىڭ ئويۇنى ئۇلارنىڭ ئىچىگە يوشۇرۇنغان ئىچى يامانلىق، ھەسەت، چىدىيالماسلىق قاتارلىق يامان خىسلەتلەرنى يوق قىلىش، شۇنداقلا، باللارنىڭ خاراكتېرىنى ياخشىلاشنىڭ بىر ۋاستىسىدۇر.

## ئون بىرىنچى باپ. ئىلمىي ۋە پىكرىي جەھەتتە يېتىلدۈرۈش

### 1315 ـ سۇئال: باللارنى ئەقلىي جەھەتتىن تەربىيلەشنىڭ مەقسىدى

باللارنى ئەقلىي جەھەتتىن تەربىيلەشتىن مەقسەت:ـ باللارنى كىچىكىدىن شەرئەت

ئىلىملىرى، پەن ـ مەدەنىيەت ۋە ھەرخىل پايدىلىق ئىلىملەرنى ئۆگىنىشكە تەرغىپ قىلىش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ پىكىر دائىرىسىنى كېڭەيتىپ، ئۇلارنى كېلەچەكتە جەمئىيەتكە پايدىلىق ئىلمىي، مەدەنىي ئىنسان قىلىپ يېتىشتۈرۈپ چىقىش دېمەكتۇر. باللارنى كىچىكىدىنلا ئوقۇتۇش ناھايىتى مۇھىمدۇر.

## 1316 ـ سۇئال: باللارنى ئەقلىي جەھەتتىن تەربىيلەشنىڭ ئەھمىيتى

مەلۇمكى، ئوقۇش، ئۆگىنىش ھەر ياخشىلىقنىڭ بېشىدۇر. ئىسلام دىنىنىڭ ئەڭ ئاۋۋالقى چاقىرىقىمۇ كىشىلەرنى ئوقۇشقا چاقىرىشتۇر. چۈنكى مۇسۇلمانلىق ئوقۇش ۋە ئۆگىنىش ئارقىلىق تولۇقلىنىدۇ. بىلىم تۈرلۈك كەشپىياتلارنى ئاچىدۇ. بىلىم قاراڭغۇلارنى يورۇتىدۇ. بىلىملىك كىشلەر ئۆلمەيدۇ. جەننەتنى قازىنىشمۇ بىلىم بىلەن بولىدۇ. ئوقۇش، ئۆگىنىش، ئاندىن ئالىم بولۇش پەقەت ئەقىل بىلەن بولىدۇ. شۇڭا ئەقىلنى بىلىم ئېلىشنىڭ ئەڭ ئاساسلىق قورالى دەيمىز. ئەقىل ئىنساندىكى ئەڭ قىممەتلىك ۋە ئەتىۋارلىق بىر بايلىقتۇر. ئىنسانلار شۇ ئەقىل بىلەن ئۆزىنىڭ رەببىنى تونۇيدۇ ۋە ئۇنىڭغا ئۆتەشكە تېگىشلىك بۇرچلىرىنى ئۆتەيدۇ. نەتىجىدە، دۇنيا ۋە ئاخىرەتلىك بەخىت ـ سائادەتلەرگە ئېرىشەلەيدۇ. ئىنسانلار شۇ ئەقىل بىلەن ئىلىم ـ پەن ساھەسىدە تۈرلۈك يېڭىلىقلارنى، كەشپىياتلارنى ۋە ئىجادىيەتلەرنى يارىتىش ۋە ئېچىش ئارقىلىق ئىنسانىيەتكە ھاياتلىقتا ئۇڭايلىقلارنى يارىتىپ بېرەلەيدۇ. زامانىمىزدىكى پەن ـ تېخنىكا يېڭىلىقلىرىمۇ ئىنسانىيەت ئەقلىنىڭ مەھسۇلىدۇر. شۇڭا ئىسلام دىنى ئەقىلنى قەدىرلەيدۇ ۋە ئۇنى ئۆز ۋەزىپىسىنى قالدۇرۇشقا سەۋەب بولىدىغان بارلىق ئامىللارنى قەتئىي ھارام قىلىدۇ. ئاللاھ ئەقىل ئىگىلىرىنى قەدىرلەپ قۇرئاندىكى كۆپلىگەن ئايەتلەرنىڭ ئاخىرىنى ”بۇ ئېيتقانلىرىمىزدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئىبرەتلەر بار“، ”ئىبرەت ئېلىڭلار ئەي ئەقىل ئىگىلىرى!“، ”بۇلارنى پەقەت ئەقىل ئىگىلىرىلا چۈشىنەلەيدۇ “دېگەن جۈمىلىلەر بىلەن ئاياقلاشتۇرغان. ئەقىل شۇنچىلىك ئەزىز ۋە قىممەتلىك بىر بايلىق بولغان ئىكەن، ئۇنى ئۆز ۋەزىپىسىنى ئۆتەشتىن قالدۇرۇشقا ياكى ئاجىزلاشتۇرۇشقا سەۋەب بولىدىغان بارلىق ئامىللار شەرىئەت ۋە ئەقىلنىڭ بىردەك تەقەززاسى بىلەن قەتئىي ھارامدۇر! ئەقىللىق ۋە بىلىملىك باللار ئاتا ـ ئانىسىنى قەدىرلەيدۇ، ئاللاھنى، ئۆزىنى، ئاتا ـ ئانىسىنى ۋە جەمئىيەتنى رازى قىلىشقا تىرىشىدۇ ۋە شۇنداق قىلىدۇ.

ئەۋلاد تەربىيەسىگە ئىسلام دىنىدەك ئېتىبار بەرگەن ۋە ئۇنىڭغا ھېرىسمەن بىر دىن يوقتۇر. تەلىم ـ تەربىيگە ئىسلام دىنىدەك ئەھمىيەت بېرىپ قارايدىغان ئاڭغا ئىگە باشقا بىر دىن يوقتۇر. تارىخ تەرىپىدىن ئىسپاتلانغان شۇنداقلا دىن دۈشمەنلىرىمۇ ئىزچىل ئېتىراپ قىلىپ كېلىۋاتقان ھەقىقەتتۇر.

باللاردا بېلىمگە بولغان توغرا پىكىرنىڭ يېتىلىش ى ئۈچۈن بىز ئاتاـ ئانىلارنىڭ بۇنىڭغا باشلايدىغان ئۇسۇلىنى بايان قىلىپ بېرىشنى ئۆز بۇرچىمىز دەپ بىلدۇق، چۈنكى بۇ مەسىلە بالىنىڭ يېتىلىشىدە، بولۇپمۇ، بېلىمنى سۆيىدىغان بولۇپ يېتىلىشىدە ناھايىتى مۇھىم ئەھمىيەتكە ئىگىدۇر، باللارنى بېلىمگە ھەۋەسكار قىلىپ يېتىلدۈرۈشتە ئەڭ ئەھمىيەت بېرىشكە تېگىشلىكى ئەقىلنى يېتىلدۈرۈشتۇر. ئەگەر ئەقىل ساغلام بولسا، ئۇ ئاتاـ ئانىنىڭ سىڭدۈرگەن ئەجرىگە چۈشلۇق ئۇلارغا ۋە ئۆزىگە ياخشىلىق ۋە ياخشى ئاقىۋەت ئېلىپ كېلىدۇ، ئەگەر ئەقىل ساغلام بولماي قالسا ئۆزىنىمۇ، ئاتاـ ئانىسىنىمۇ بىر ئۆمۈرلۈك ئارماندا قويۇپلا قالماي، ئاخىرەتلىك دۇنياسىنىمۇ يوق قىلىدۇ.

باللارنى قايسى پەنلەردە بولمىسۇن، ئوقۇتۇش ياكى ئۇلارغا تىرىكچىلىكنىڭ كەسىپلىرىدىن بىرەر كەسىپ ئۆگىتىش ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۈستىدىكى پەرزەنت ھەقلىرىدىندۇر. باللارغا دىنىي بىلىملەردىن ئالدى بىلەن ئىمان ۋە ئىسلامنى ئۆگىتىپ بولغاندىن كېيىن، شەرىئەت ئەھكاملىرىدىن ياخشىلىق ـ يامانلىقنى، ھارام ـ ھالالنى، ئەمەل ـ ئىبادەتلەرنىڭ ئۇسۇللىرىنى ۋە باشقىلار بىلەن مۇئامىلە قىلىش قائىدىلىرىنى بىلگەنگە قەدەر ئوقۇتۇش ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۈستىگە ئاللاھ تەرىپىدىن بۇيرۇلغان پەرز ئەيىندۇر. ئەمما باللارنى دىنىي ئىلىملەردە بولامدۇ، ياكى پەن بىلىملىرىدە ـــ دوختۇرلۇق، تارىخ، جۇغراپىيە، ئاسترونومىيە، فىزىكا، ماتېماتىكا، بىيولوگىيە، پەلسەپە ۋە باشقىلار قاتارلىق پەنلەرنىڭ قايسى بىرىدە ئوقۇتۇپ يېتىشتۈرۈپ چىقىش پەرز كىپايە بولۇپ سانىلىدۇ.

دۇنيادىكى پۈتۈن ئىلىم ـ پەنلەرنى ئوقۇش، ئۆگىنىش مۇسۇلمانلار ئاممىسىنىڭ ئۈستىگە ئاللاھ تەرىپىدىن بۇيرۇلغان پەرزدۇر. ئىسلام دىنى مەدەنىي ۋە ئىلمىي بىر دىندۇر. ئۇ، ئىلىم ـ پەندىن ئايرىلالمايدۇ. ئىسلام دىنىنىڭ ئەڭ ئاۋۋالقى چاقىرىقى بولغان ۋە مۇسۇلمانلارغا پەرز بولۇپ بەلگىلەنگەن "ئوقۇش، ئۆگىنىش "بۇيرۇقى، دىنىي ئىلىملەرگىلا ياكى مەخسۇس بىرەر پەنگىلا قارىتىلغان بۇيرۇق ئەمەس، بەلكى ئۇ، ئىنسانلارغا پايدىلىق بولغان پۈتۈن ئىلىم ـ پەنلەرنىڭ ھەممىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، ئەلۋەتتە.

بەزى ئاتا ـ ئانىلارنىڭ باللىرىنى ئوقۇتماي ياكى ئۇلارغا بىرەر ھۈنەر ئۆگەتمەي ئائىلىنىڭ ماددىي ئېھتىياجلىرىنى قامداشتا، بەزى بىر قىيىنچىلىقلىرىنى باھانە قىلىپ، ئۆزلىرىگە ياردەمچى قىلىۋېلىشى توغرا ئەمەس. ئۇلار باللىرىنىڭ بۇگۈنىنىلا ئويلىماستىن، ئۇلارنىڭ كېلەچىكىنى ئويلىشى لازىم. ئائىلىنىڭ ئېھتىياجلىرىنى قامداش يالغۇز ئاتىنىڭ ۋەزىپىسى. باللىرىنى ۋە ئايالىنى بېقىش ئۇنىڭ ئۈستىگە بۇيرۇلغان پەرزدۇر. بۇ مەسئۇلىيەتكە باللىرىنمۇ قوشۇۋېلىپ ئۇلارنى ئوقۇشتىن ياكى كەسىپ ئۆگىنىشتىن توسۇپ قويغان ھەرقانداق ئاتا ئاللاھنىڭ ئالدىدا چوقۇم جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ. ئۇنداق كىشى باللىرىنىڭ كېلەچىكىنى زايا قىلغانلىق سەۋەبى بىلەن گۇناھكار بولىدۇ.

## 1317 ـ سۇئال: باللىنىڭ بىلىم ئېلىش ھەققى

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باللارنىڭ باللىق دەۋرىدە ئۆگىنىشى ۋە بىلىم تەلەپ قىلىشى ئۇچۇن بىر قائىدىنى ئوتتۇرىغا قويغان بولۇپ، ئىسلام ئۇممىتى بۇنى ئەۋلادتىن ئەۋلادقا داۋام قىلدۇرۇپ كەلدى، ئاتا ـ ئانىلار شۇنىڭ بىلەن ئەۋلادلىرىنى بىلىم تەلەپ قىلىش ۋە ئۇنى سۆيۈشكە رىغبەتلەندۇرۇپ كەلدى. بىلىم تەلەپ قىلىش بولسا، چوڭ ـ كىچىك، ئەر ـ ئاياللاردىن ئىبارەت ھەر بىر مۇسۇلمانغا پەرزدۇر. بىلىم تەلەپ قىلىش بەندىنى پەرۋەردىگارىغا يېقىنلاشتۇرىدىغان ئىبادەت ئەمەللىرىنىڭ ئەڭ ئەۋزىلىدۇر. شۇڭا باللىنى بىلىمنى سۆيىدىغان، بىلىم ئېلىشقا ھەۋەس قىلىدىغان قىلىپ يېتىلدۈرۈشنىڭ ئەڭ ياخشى باسقۇچى ئۆسمۈرلۈك دەۋرىدۇر.

ساھابىلار، تابىئىنلار ۋە ھەدىس ئالىملىرى، كىچىكىدىن بىلىم ئۆگىنىشنىڭ، باللىنىڭ بىلىملىك بولۇپ يېتىشىپ چىقىشىدا ئىنتايىن چوڭ تەسىرى بارلىقىنى، ئۇنىڭ چوڭ بولغاندا ئوقۇغان ئىنسانغا نىسبەتەن ئەستە قالدۇرۇش ئىقتىدارى تېخىمۇ كۈچلۈك ۋە تېخىمۇ بەكرەك مۇستەھكەم بولىدىغانلىقىنى تونۇپ يەتكەن ئىدى.

خەتىيب ئەلباغدادى سەلەپ سالىھلارنىڭ ھاياتى ۋە ئۇلارنىڭ باللارغا ئەھمىيەت

بەرگەنلىكى ھەققىدە بىر قىسىم رىۋايەتلەرنى كەلتۈردى، ھەسەن بەسەرى بىزگە يېشى كىچىكلىرىڭلارنى كەلتۈرۈڭلار، ھەقىقەتەن ئۇلار قەلبلىرى بوش، ئاڭلىغانلىرىنى بەكرەك ياد ئالغۇچى بولىدۇ دېگەن.

## 1318-سۇئال: بالىنىڭ نىيىتنى خالىس قىلغان ھالدا قۇرئان ۋە ھەدىسلەردىن ياد ئېلىشىنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارنى يېتىلدۈرۈشتىكى رولى

بىز يۇقىرىقى بايانلىرىمىزدا قۇرئان ۋە ھەدىسلەرنى ياد ئېلىشنىڭ بالىلارنىڭ ئەقلىي ئىقتىدارىنى يېتىشتۈرۈشتە قانچىلىك مۇھىم رول ئوينايدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويغان ئىدۇق. شۈبھىسىزكى، ئۇ ئىككىسى بىلىملەرنىڭ نۇرى بولۇپ ئۇ ئەقىللەرنى يورىتىدۇ ۋە ئەقلىي ئىقتىدارىنى كۈچەيتىدۇ. شۇڭا بالا ئاز دېگەندە 30 پارە قۇرئاندىن ئەڭ ئاز بولغاندىمۇ 30 ـ پارە، يەنى ئەمما پارىسىنى بولسىمۇ ياد ئېلىشى، ھەدىسلەردىن ئاز دېگەندىمۇ، ئىمام نەۋەۋىينىڭ قىرىق ھەدىسىنى ياد قىلىشى لازىم.

سەلەپ ـ سالىھلار بالىلىرىنى تەربىيىلەشتە ئالدى بىلەن ئۇلارغا قۇرئان ۋە ھەدىسلەردىن دەرس بېرەتتى. چۈنكى، بۇ ئىككىسى بالىنىڭ ئىلمىنى يېتىلدۈرۈشتە ئىككى ئاساسىي رۇكۇندۇر. ئىبنى سىنا ئۆزىنىڭ «سىياسەت» دېگەن كىتابىدا بالا سۆزلەرنى توتتۇۋالغۇدەك قابىلىيەتكە ئىگە بولغاندا ئۇنىڭغا قۇرئان ئۆگىتىش باشلىنىدۇ ۋە دىن تەلىماتى بېرىلىشكە باشلىنىدۇ، دىگەن.

## 1319-سۇئال: بالا ئۈچۈن ياخشى ۋە تەقۋادار ئۇستاز ياكى تەربىيىلىگۈچى تۇتۇپ بېرىشنىڭ ئەھمىيىتى

ساھابىلار ۋە سەلەپ ـ سالىھلار بالىلىرى ئۈچۈن ياخشى بىر ئۇستاز تۇتۇپ بېرىش ئىشىغا تولىمۇ ئەھمىيەت بېرەتتى. چۈنكى ئوستاز بولسا، بالىنىڭ تەلىم ئالىدىغان مەنبەسىدۇر، ھەم شۇنداق بىر ئەينەكتۇركى، ئۇنىڭ بارلىق ئەمەلىيىتى ۋە مەنىۋىيىتى بالىغا ئىنتايىن چوڭ تەسىر قالدۇرىدۇ. شۇڭا ئۇلار بالىلىرىغا بىلىم ئېلىشتىن ئىلگىرى بىلىم ئېلىشنىڭ ئەدەپلىرىنى ئۆگىنىشكە يېتەكلەيتتى. ئۇ زامانلاردا ياخشى بىر ئۇستازغا ئېرىشىش ئۇلارنى ئۇزاق سەپەرلەرنى بېسىشقا مەجبۇر قىلسا، ئۇلار بۇنىڭدىن ھەرگىزمۇ يانمايتتى، بەلكى بۇنداق قىلىش ئۇلار ئۈچۈن ياخشى كۆرىلىدىغان ئاسان ئەمەل بولۇپ بىلىنەتتى. بالىلارنىڭ ئۆز يۇرتلىرىدىن باشقا يىراق يۇرتلارغا سەپەر قىلىشى، ئەلۋەتتە، ئاتا ـ ئانىلار ئۈچۈن مۇشەققەت كەلتۈرۈشى تەبىئىي ئەھۋال. لېكىن ئۇلار بالىلىرىنى ساغلام بىر شەكىلدە بىلىمگە ئېرىشتۈرۈش ئۈچۈن بۇ يولدا سەرپ قىلىدىغان مال ـ مۈلۈك قىممەت باھالىق نەرسىلەر ئۈچۈن پەرۋا قىلمايتتى. شۇنىڭ ئۈچۈن ئىبنى سىنا ئۆزىنىڭ «سىياسەت» دېگەن كىتابىدىكى «ئاتىلارنىڭ بالىسى ئۈچۈن قوللىنىدىغان تەدبىرى» دېگەن بابىدا مۇنداق دېگەن: بالا ئۈچۈن ئەقىللىق، دىيانەتلىك، ئەخلاقلىق، بالىلارنى ئوقۇتۇشتا ئىقتىدارلىق، تەمكىن، بىمەنىلىكتىن يىراق بولغان، بالىلارنىڭ ئالدىدا ئۆزىنى قويۇپ بەرمەيدىغان، قوپال ۋە قاتتىق مۇئامىلىلەردىن خالىي بولغان، تىلى تاتلىق، تەقۋادار، پاكىزە ۋە ئېپپەتلىك بىر تەربىيىلىگۈچى بولۇشى لازىم.

## 1320-سۇئال: بالىنى غەيرى ئىسلام مەكتەپلىرىگە تۇتۇپ بېرىشنىڭ خەتىرى

ئەزھەر ئۇنىۋېرسىتېتىنىڭ كونا شەيخى ئەللاما مۇھەممەد خىزىر «مۇسۇلمانلارنىڭ پەرزەنتلىرى خرىستىئانلاشتۇرغۇچىلارنىڭ مەكتەپلىرىدە» دېگەن ماقالىسىدا ئىسلام ئۈممىتىنى ئاگاھلاندۇرىد ۇ ۋە ئۇلارغا نەسىھەت قىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، ئاتا ـ ئانىلارغا بۇ

خىلدىكى مەكتەپلەرنىڭ خەتىرىنى بايان قىلىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: كىمكى بالىسىغا ياخشى بىر مۇھىت هازىرلاپ ئۇنى ياخشى بىر ئۇسۇلدا ئۆستۈرسە، ئۇ بالا دىلى ساغلام، تىلى پاك، ئائىلىسىگە، دوست ۋە مىللىتىنىڭ شەنىنى كۆتۈرۈشكە ئىشلەيدىغان ئادەم بولۇپ چىقىدۇ. ئەمما كىمكى بالىسىغا شۇنداق نەسىھەتلەرنى قىلماستىن، شۇنداق قىلىشتىن ئالىدىغان شۇكۇر نېمەتلىرىنى قوبۇل قىلماستىن، بەلكى پىترىتىدە پاك تەبىئەت بىلەن تۇغۇلغان بالىسىنى بىلىپ تۇرۇپ نە بىر تۇغقاندارچىلىقتا، نە ئەھدىگە رىئايە قىلمايدىغان، ئۇلارغا ھەممىشە ساختىكارلىق ئۆگىتىدىغان، كىشىنىڭ نەپسانىيىتىگە يامانلىقنىڭ ئۇرۇقىنى چاچىدىغان كىشىلەرگە تاپشۇرۇپ بېرىدۇ. ھەممىمىزگە مەلۇمكى، ناچار گىياھ ھوسۇل بەرمەيدۇ. بالىلىرىنى ئاشۇنداق مەكتەپلەرگە ئەۋەتىپ بېرىش بولسا، بىر مۇسۇلماننىڭ هىدايەت ئۈستىدە بولسا، دىنى ۋە مىللىتىنىڭ سائادىتى ئۈچۈن خۇشال بولىدىغان، ئۇلار ئۈچۈن جان پىدا بولىدىغان ئاللاھنىڭ دىنىدىكى بىر بالىنى ئۇلۇغ دىنغا ئۇرۇش ئاچىدىغان، مۇسۇلمانلىق تۇيغۇسى ۋە غۇرۇرىنى ئۆلتۈرىدىغان مەكتەپلەرگە تۇتۇپ بەرگەنلىكىدۇر. بۇنداق مەكتەپلەرنى بىزنىڭ دىيارىمىزدا ئېلىپ بېرىلىدىغان خىرىستىئانلاشتۇرۇش جەمئىيەتلىرى قۇرۇپ چىقىدۇ. بالىلىرىنى بۇنداق مەكتەپلەرنىڭ قوينىغا ئاتقان كىشىنىڭ مىسالى كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ بالىلىرىنى ئۆلتۈرگەن كىشىلەرنىڭ مىسالىغا ئوخشاشتۇر. چۈنكى بۇنداق مەكتەپلەردە دەرس بېرىدىغان ئۇستازلار مۇسۇلمان بالىلىرىغا باشقا دىنلاردىن مەلۇمات ياكى دەرس بېرىدىغانلىقى، بالىلارنى ئۇ دىنلارنىڭ پائالىيەتلىرىنى قىلىشقا ئۈندەيدىغانلىقى، بالىلار ياكى بالىلارغا ئوخشاش دىن ھەققىدە تەلەپلەردىن مۇكەممەل خەۋىرى يوقلارغا ئىسلام دىنى ئۈستىدىن ئۇلارغا تەسىر كۆرسىتەرلىك ھالدا تەنە قىلىدىغانلىقى نۇرغۇن ئادەملەرگە ئاشكارا بولۇپ كەتكەن ئەمەلىيەتتۇر. بالىسىنى بۇنداق مەكتەپلەرگە بەرگەن ئاتا- ئانىلارنىڭ گۇناھىنىڭ كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ بالىلىرىنى ئۆلتۈرگەندىن ئېغىر بولۇشىدىكى سەۋەب شۇكى، بالىسىنى ئۆلتۈرگەنلەر پەقەت بىر بالىنى ئۆلتۈرگەنلىك گۇناھىنى ئۈستىگە ئالسا، بالىسىنى بۇنداق مەكتەپلەرگە بەرگەنلەرنىڭ بالىلىرى شۇ مەكتەپلەرنىڭ قۇرغۇچىلىرىنىڭ ئارزۇسى بويىچە چوڭ بولۇپ، ئۇلار ئۈچۈن تەشۋىق قىلىدىغانلارغا ئايلىنىپ پۈتكۈل مىللەتنى ئۆلتۈرگەندەك گۇناھنىڭ ئېغىرىنى ئۈستىگە ئالىدىغان بولۇپ چىقىدىغانلىقىدۇر. ھەممىمىزگە مەلۇمكى، مۇنداق مەكتەپلەرنى پۈتتۈرۈپ چىققانلار مۇسۇلمان مىللەتلىرىنىڭ ئۈستىدە ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەندە ئۇلارنىڭ قوپال، مەككار ۋە شەرىئەتكە بى ھۆرمەتلىك قىلىدىغان كىشىلەردىن بولۇپ كېتىدىغانلىقى ئېنىق كۆرۈنمەكتىدۇر. بۇ مەكتەپلەرگە بېرىلگەن بالىلار، ئەلۋەتتە، بۇنداق مەكتەپلەردە مەلۇم دەرىجىدە بىلىم ئىگىسى بولۇپ چىقىشى مۇمكىن، بىراق ئۇلارنىڭ دىنى ۋە ئېتىقادىدا تارتقان زىيىنى ئالىدىدا بۇنچىلىك بىلىم ھېچنېمىگە دال بولمايدۇ. ئۇ پەقەت ھاۋايى ھەۋەستىن ئىبارەت بىر نەرسە بولۇپ قالىدۇ، خالاس. ئاتا- ئانىلار پاك بالىلىرىنىڭ قولىنى تۇتۇپ دىنىنىڭ شەنىنى ئاياق ئاستى قىلىدىغان، مۇقەددەس دىنغا تەنە ۋە ھاقارەت بولىدىغان مەكتەپلەرگە ئاپىرىپ بېرىدۇ، ئاندىن ئۇزۇن ئۆتمەيلا بالىدىكى ئۇ پاكلىق ناپاكلىققا، ياخشىلىق يامانلىققا ئايلىنىدۇ. ئاقىۋەتتە، بۇ مەكتەپلەرنى قۇرغۇچىلارنىڭ مەقسىتىگە لايىق بولۇپ مەكتەپ پۈتتۈرىدۇ.

## 1321ـ سۇئال: ئەرەب تىلىنى ياخشى ئۆگىتىشنىڭ موھىملىقى

ئۆز ئانا تىلى پىششىق ئىگەللىگەندىن كېيىن، ئەرەب تىلى ئۆگىنىش ناھايىتى مۇھىم. چۈنكى ئەرەب تىلى مۇقەددەس دىنىمىز بىلىملىرىنىڭ ئاچقۇچىدۇر. ھەممىمىزگە مەلۇم بولغىنىدەك،

ئەرەب تىلى قۇرئان كەرىم ۋە ھەدىس شەرىپنىڭ تىلىدۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەرەب تىلىنى ياخشى ئۆگىنىشكە رىغبەتلەندۇرگەن ۋە بالىلارنىڭ ئۇنى ياخشى ئۆگىنىشىگە كۆپ ئەھمىيەت بەرگەنلىكىدىن بەدىرىدە ئەسىرگە چۈشكەنلەردىن ئۇلارنىڭ مۇسۇلمان بالىلىرىغا ئوقۇشنى ۋە يېزىشنى ئۆگىتىشنى ئۇلارنىڭ ئۆزىنى ئەسىرلىكتىن قۇتۇلدۇرۇشنىڭ بەدىلى بولۇشنى تەلەپ قىلىپ، ئۇلاردىن ھەر بىرى ساھابىلارنىڭ بالىلىرىدىن ئونغا ئەرەب تىلىنى ياخشى ئۆگىتىش شەرت قىلىنغان.

**1322ـسۇئال: چەتئەل تىلىنى ياخشى ئۆگىنىشكە ئىلھاملاندۇرۇشنىڭ ئەھمىيىتى**

بالا ئانا تىلىنى ياخشى ئۆگىنىپ، قۇرئان ھەدىستىن بىرەر بۆلەك ياد ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، چەتئەل تىلىنى ئۆگىنىشى ياخشىدۇر. چۈنكى چەتئەل تىلىنى بىلىش مۇسۇلمانلارنىڭ دۈشمەنلىرىنىڭ سۈيىقەستلىرىنى بىلىشكە، ئۇنىڭغا تاقابىل تۇرۇشقا ياكى تاقابىل تۇرىدىغان پائالىيەتلەرنى ئوگۇشلۇق ئېلىپ بېرىشقا، ئۇلارنىڭ بۇزغۇنچىلىقى، ھىيلە ـ مىكرىلىرىدىن ساقلىنىشقا، ئىلغار تېخنىكىلارنى قوللىنىپ، مۇسۇلمانلار ئۈچۈن خىزمەت قىلىشقا پايدىسى بار. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلىپ كەلگىنىدە، تىل ئۆگىنىش يولىنى تۇتقان ئىدى.

زەيد ئىبنى سابىت رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى يەھۇدىي يېزىقى (سۇرىيانى يېزىقى) نى ئۆگىنىشكە بۇيرۇپ: اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، مەن يەھۇدىيلارنىڭ (يەنى يەھۇدىي كاتىبلارنىڭ) ماڭا يېزىپ بەرگەن خېتىگە ئىشەنچ قىلمايمەن دېدى. شۇنىڭ بىلەن مەن ئۇنى يېرىم ئاي ئىچىدە تولۇق ۋە مۇكەممەل ئۆگىنىپ بولدۇم. شۇنىڭدىن كېيىن رەسۇلۇللاھ ئۇلارغا مەكتۇپ يازماقچى بولسا، مەن يېزىپ بېرەتتىم. ئۇلار رەسۇلۇللاھقا مەكتۇپ يازسا، ئۇنىمۇ مەن ئوقۇپ بېرەتتىم. ( تىرمىزى: 2715)

**1323ـسۇئال: بالىنى ئۆزى قىزىقىدىغان پەننى ئۆگىنىشكە پۇرسەت يارىتىپ بېرىشنىڭ زۆرۈرلىكى**

بىز يۇقىرىدا زەيد ئىبنى سابىتنىڭ سۇريانىيچىنى ئۆگىنىشكە بۇيرۇلغاندىن كېيىن، ئۇنى ناھايىتى تېزلا ئۆگەنگەنلىكىنى بايان قىلىپ ئۆتتۇق. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلار تاللاپ ئالدىغا كەلتۈرگەن بۇ بالىنىڭ ئىقتىدارىغا قاراپ، ئۇنىڭغا تىل ئۆگىنىشنىڭ ئاسان توختايدىغانلىقىنى جەزىم قىلغاندىن كېيىن، شۇنداق بۇيرىغان. دېگەندەك، ئۇ بۇ تىلنى ناھايىتى تېزلا ۋايىغا يەتكۈزۈپ پۇختا ئىگەللىگەن. بىرىنىڭ بىلىم ئېلىشنىڭ تېز ۋە ئاستىلىقى ئۇنىڭ قىزغىنلىقى ۋە ئۇنىڭ شۇ بىلىمنى ئېلىشقا مۇۋاپىق بولۇشى بىلەن مۇناسىۋەتلىكتۇر. شۇڭا سەلەپ ئالىملىرىمۇ بۇ يولنى تۇتقان ئىدى.

**1324ـسۇئال: ئۆيدە ياخشى بىر كىتابخانىنىڭ بولۇشى ۋە ئۇنىڭ بالىغا بولغان تەسىرى**

بالىنىڭ قۇرئان، ھەدىس ۋە تىل ئۆگىنىشى ئۈچۈن ئۆيدە ئۇ قىزىقىدىغان ۋە پايدىلىنىدىغان ئىلمىي ۋە ئىسلامىي كۇتۇبخانا، ھېچ بولمىغاندا بىر كىتاب قويۇلىدىغان ئۇستەل بولۇشى كېرەك.

سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ نۇرغۇنلىغان ھەدىسلەرنىڭ ھەممىسىدىن بىر نۇسخىدىن ـ بىر نۇسخىدىن جەملەپ ئوغلى ئۈچۈن قالدۇرغان. ئۇغلى ئۇنىڭدىن باشقىلارغا رىۋايەت قىلىپ بەرگەن. ئەسلىدە سەمۇرەنىڭ ئوغلىغا قالدۇرغىنى رىسالە شەكلىدە يوللانغان ھەدىسلەر ئىدى.

شەيخ ئىمام ئىبنى تەيمىيە ياكى ھەسەنۇلبەننا كىتابىدا ئۆيلەردە كىتاب بولۇشىنىڭ مۇھىملىقىنى، ئۆزىنىڭ «ئۆسمۈرلەرنى ئىسلام تەربىيىسىدە خالىس تەربىيىلەشنىڭ ئەڭ جانلىق ۋەسىلىلىرى» دېگەن رىسالىسىدە تەكىتلەپ مۇنداق دەيدۇ: ئۆيدە ئاز بولسىمۇ كىتابنىڭ بولۇشىغا ئەھمىيەت بېرىش، ساقلىنىدىغان كىتابلار ئىسلام تارىخى، سەلەپ ـ سالىھلارنىڭ ھاياتى، ئەخلاق، ھېكمەت، ئىسلامىي چاقىرىقلار ۋە شۇنىڭغا ئوخشاش مەسىلىلەر ھەققىدە يېزىلغان كىتابلارنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى كېرەك. ئۆيدە سالامەتلىك ئۈچۈن كىچىك بىر دورا ساندۇقى ساقلاش زۆرۈر بولغىنىدەك، ئەقلىلەرنى ئىسلاھ قىلىش ئۈچۈن ئۆيدە كىتابخانىنىڭ بولۇشىمۇ ناھايىتى مۇھىمدۇر. ئاتا ـ ئانىلار بالىلارنىڭ پايدىسى بولمىغان، تۇترۇقسىز كىتابلارنى ئوقۇشىغا بىۋاستە قارشى پوزىتسىيە بىلدۈرۈش ئارقىلىق چەكلىمەستىن، بەلكى ئۇنىڭ ئورنىغا بالىلارنىڭ دىققىتىنى تارتىدىغان پايدىلىق ۋە قىزىقارلىق كىتابلارنى ئېلىپ بېرىش ئارقىلىق توسۇش ۋە بۇ كىتابلارنى ئوقۇشقا قىزىقتۇرۇش كېرەك.

### 1325 ـ سۇئال: بالىلارغا تارىختىكى سالىھ ئالىملارنىڭ بالىلىق دەۋرلىرىدىكى بىلىم تەلەپ قىلىشقا ئائىت ئىش ـ ئىزلىرنى سۆزلەپ بېرىشنىڭ پايدىسى

قىسسە ۋە ھېكايىلەر بالىلارنىڭ دىققىتىنى تارتىدۇ، ئۇلارنىڭ قىزىقىشىنى قوزغايدۇ، قىزىقارلىق ۋە يەڭگىل بىلىنىدۇ. قىسسە ۋە ھېكايە قىلىش بولسا، ئاللاھ تائالانىڭ مۇقەددەس كىتابىدا قەيت قىلىنغان ھېكمەتلىك يولدىن بىرىدۇر. شۇنداقلا، بۇ يەنە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەۋلاد تەربىيىلەشتە قوللىنىشنى تەۋسىيە قىلغان يوللاردىن بىرىدۇر. بالىلار بۇنداق يول ئارقىلىق تەربىيىلىنىشكە ئېرىشەلىسە، ئىنتايىن پايدىلىق تەربىيىلەش ۋاستىسىدىن بىرىگە ئېرىشكەن بولىدۇ.

## ئون ئىككىنچى باپ. ساغلاملىق ۋە پاكىزلىق جەھەتتىن يېتىلدۈرۈش

### 1326 ـ سۇئال: داۋالىنىشقا بۇيرۇشنىڭ ئىسلامدىكى ھۆكۈمى

شۈبھىسىزكى، ئىسلام دىنى بارلىق ئىنسانلارنىڭ سالامەتلىكىگە ئالاھىدە ئېتىبار بەرگەن ۋە ئۇنىڭ يوللىرىنى ئېنىق كۆرسىتىپ بەرگەن دىندۇر. دىنىنىڭ نۇرغۇن بەلگىلىمىلىرى ۋە رۇكنلىرى، بۇيرۇقلىرى ئاساسەن ئىنسان جىسمىنىڭ ساغلاملىقىنى كۆزدە تۇتقان ھالدا ئوتتۇرىغا قويۇلغاندۇر. ئىنساننىڭ بەدىنى ئىنسان ئۈچۈن بىر ئامانەت بولغانلىقى ئۈچۈن، ئۇنى ئاسراش ۋە ئۇنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىش ۋاجىپتۇر. ھەتتا ئۇنى داۋالاشنى، يەنى ئاللاھ ئىنسانغا تەقدىر قىلىپ بېكىتكەن كېسەلدىن ئىبارەت تەقدىرنى داۋالاش ئارقىلىق ساقايتىشقا تىرىششنى ئاللاھتىن شىپالىق سوراش بىلەن بىرگە ئېلىپ بېرىشقا بۇيرىدى.

ئۇسامە ئىبنى شەرىك رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: داۋالىنىڭلار، چۈنكى الله ئەززە ۋەجەللە ياراتقان ھەرقانداق كېسەللىكنىڭ داۋاسىنى بىللە ياراتقان، پەقەت بىر كېسەللىككىلا داۋا ياراتمىغان، ئۇ بولسىمۇ قېرىلىقتۇر. (ئەبۇ داۋۇت: 3855)

### 1327 ـ سۇئال: جىسمانىي جەھەتتىن يېتىلدۈرۈشنىڭ ساغلاملىققا بولغان تەسىرى

بەدەننى چېنىقتۇرۇش بالىنىڭ جىسمىنىڭ ئىنتايىن كۈچلۈك بولۇشىنىڭ ئاساسلىق سەۋەبلىرىدىن بىرىدۇركى، بەدەن قۇۋۋىتى كۈچلۈك بولغان بالىنىڭ كېسەللىككە قارشى تۇرۇش كۈچىمۇ كۈچلۈك بولىدۇ. ئاللاھ باشقا بىر سىناقنى ۋە باشقا بىر مۇسىبەتنى ئىرادە قىلمىغانلا

بولسا، بالىنىڭ بەدىنى كېسەللىكنى ئۆزلىكىدىن قوبۇل قىلمايدىغان ھالدا كۈچلۈك بولىدۇ. بىز ئادەتتە قانداقلا بىر دوختۇرنىڭ ئالدىغا بارغىنىمىزدا، ئۇنىڭ تەن ساغلاملىقىنى ساقلاشقا بەرگەن تەۋسىيىلىرىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بىزگە كۆرسەتكەن يوليورۇقلىرىنىڭ نەقەدەر توغرا ۋە ھېكمەتلىك ئىكەنلىكىنى ھېس قىلالايمىز. بىزنىڭ سۇ ئۇزۇش، ئوق ئېتىش، ئات مىنىش، يۈگۈرۈش ۋە چېلىششتەك چېنىقىش ۋە تەنتەربىيە پائالىيەتلىرىنىڭ بالىنىڭ مەنۋىيىتىنى بېيىتىپلا قالماي، ئۇنىڭ تېنىنىڭ سالامەت بولۇشىغا پايدىلىق ئىكەنلىكىدە كۆپ توختىلىشىمىزنىڭ ھاجىتى يوق. چۈنكى بۇ ھەممىگە ئومۇم بولغان ئۇقۇمدۇر.

**1328-سۇئال: بالىدا يېتىلدۇرۇش زۆرۈر بولغان ساغلاملىق ئادەتلىرى**

1) مىسۋاك ئىشلىتىشكە ئادەتلەندۇرۇش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مىسۋاك ئىشلىتىشنى كۆپ قېتىم تەكىتلىگەنلىكى ھەممىمىزگە مەلۇمدۇر. ھەتتا ئۇ «ئەگەر ئۈممىتىمگە تەس كېلىپ قالمىسۇن دېمىسەم، ئۇلارنى ھەر نامازدا مىسۋاك ئىشلىتىشكە بۇيرىغان بولاتتىم » دېگەن. ئەگەر بالا چىشلىرىنى چوڭكىلاشقا ئادەتلەنسە ۋە ئۇنى داۋاملاشتۇرسا، چىشلارنىڭ چۈرۈشى ۋە شالاڭ چىقىشىغا ئوخشىغان نۇرغۇنلىغان چىش ۋە ئېغىز كېسەللىكلىرىنىڭ ئالدىنى ئالغىلى بولىدۇ. يېڭى تىبابەتچىلىك مىسۋاكنىڭ پايدىلىرىنى، ئۇنىڭ چىشلارنى تازىلاشتا ۋە چىش مىلىكلىرىنى كۈچلەندۈرۈشتە ئالاھىدە رولغا ئىگە ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلىدى. ئەراك دەرىخىدىن ۋە باشقا مىسۋاك قىلىشقا يارايدىغان دەرەخلەردىن ئېلىنىدىغان مىسۋاك باھاسى ئەرزان بىر ماتېرىيال بولۇپ. ئۇ ئەرەب دۆلەتلىرىدە كۆپتۇر. ئېمام نەۋەۋىي سەھىھ مۇسلىمنىڭ شەرھىسىدە چىشنى تازىلاش ئۈچۈن ئەراك دەرىخىدىن باشقا نەرسىلەرنى ئىشلىتىشنىڭمۇ جائىزلىقى، چىشنى تازىلايدىغان ھېچنېمە تېپىلماي قالغاندا قولنىڭ بارماقلىرى ۋە ياكى قاتتىق رەختكە ئوخشاش نەرسىلەر بىلەن تازىلىسىمۇ بولىدىغانلىقىنى قەيت قىلغان. مۇھىم بولغىنى بالا مىسۋاك ئىشلىتىشتىن ئىبارەت بۇ سۈننەتكە ئادەتلىنىشى ۋە مەيلى قايسى ئۇسۇلدا بولسۇن چىشلىرىنى تازىلىشى كېرەكلىكىنى بىلىشى لازىم.

2) بالىنىڭ تازىلىقىغا ۋە تىرناقلىرىنى ئېلىپ تۇرۇشقا ئەھمىيەت بېرىش. تازىلىق ئىسلام ئەركانلىرىدىن بىر رۇكنىدۇر. ناماز ئوقۇماقچى بولغان بالا تاھارەت ئېلىشى، ناماز ئوقۇيدىغان يەرنىڭ پاك بولۇشىغا دىققەت قىلىشى ۋە كىيىملەرنىڭ پاك بولۇشىغا دىققەت قىلىشى لازىم. بۇلارنىڭ ھەممىسى بالا يەتتە ياشقا كىرگەندە قوبۇل قىلمىسا بۇيرۇلىدىغان، ئون ياشقا كىرگىچىلىكمۇ ئادا قىلمىسا ئۇرۇلىدىغان، نامازنى ئادا قىلىش ئۈچۈن قىلىنىدىغان ھازىرلىقلاردۇر.

**3)** يېمەك- ئىچمەكتە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ سۈننەتلىرىگە ئەگىشىشكە يېتەكلەش. يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن يېمەك - ئىچمەك ئەدەپى توغرىسىدىكى بابتا بالىنىڭ ئۆزىنىڭ ئالدىدىن يېيىشى، قوللىرىنى داستىخاننىڭ ھەممە تەرەپلىرىدە يۈگۈرتۈپ يۈرمەسلىكى توغرىسىدىكى ئەدەپلىرى بايان قىلىنغان ئىدى. ئەگەر بالا تاماق يېگەن ۋاقتىدا تويغان ھالدا تاماق يېمەسلىك سۈننىتىگە بويسۇنسا، بەدىنى ۋە ئىچكى ئەزالىرىغا يېتىدىغان كېسەللىكلەردىن ساقلىنىشى ئۈچۈن كاتتا بىر ئۇتۇققا ئېرىشكەن بولىدۇ.

مىقدام ئىبنى مەئدىكەرب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: ئادەم بالىسىنىڭ تويمايدىغان قورسىقىدىنمۇ يامان نەرسە يوق. ئەسلىدە ئادەم بالىسىغا ھاياتىنى ساقلىيالىغۇدەك بىر قانچە لوقما

كۆپايە قىلىدۇ. ئەگەر كۆپرەك يېمىسە بولمايدىغان بولۇپ قالسا، قورساقنىڭ ئۈچتىن بىرىگە تائام يېسۇن. ئۈچتىن بىرىگە سۇ ئىچسۇن ۋە ئۈچتىن بىرىنى نەپەسلىنىشى ئۈچۈن بوش قويسۇن!. (تىرمىزى: 2380)

ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم سۇ ئىچكەندە ئۈچ قېتىم تىنىپ ئىچەتتى. يەنە بىر رىۋايەتتە مۇنداق كەلگەن: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سۇ ئىچكەندە ئىككى ـ ئۈچ قېتىم تىنىپ ئىچىش ئۇسسۇزلۇقنى ئوبدان قاندۇرىدۇ، تەننى ساغلام قىلىدۇ ۋە بەدەنگە ئاسان سىڭىدۇ، دېگەن. (مۇسلىم: 2028)

4) بالىنى ئوڭ تەرەپنى بېسىپ ئۇخلاشقا ئادەتلەندۈرۈش. بۇنداق قىلىش مۇسۇلمانلارنىڭ ساغلاملىقى ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يولغا قويۇپ بەرگەن كۆرسەتمىسىدۇر. ئۇنىڭ سالامەتلىك ئۈچۈن ناھايىتى پايدىلىق تەرەپلىرى باردۇر.

بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ماڭا: ئۇخلاش ئۈچۈن ياتماقچى بولغىنىڭدا، نامازغا تاھارەت ئالغاندەك تاھارەت ئالغىن، ئاندىن ئوڭ تەرىپىڭنى بېسىپ ياتقىن ۋە: "ئى اللە! ئۈمىد قىلغان ۋە سەندىن قورققان ھالدا ئۆزۈمنى ساڭا تاپشۇردۇم، ساڭا يۈزلەندىم، ئىشلىرىمنى ساڭا ھاۋالە قىلدىم ۋە ساڭا تاياندىم. سەندىن باشقا پاناھگاھىممۇ يوق، قۇتۇلدۇرغۇچىممۇ يوق. مەن سەن نازىل قىلغان كىتابقا، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەرگە ئىمان ئېيتتىم "دېگىن! شۇنىڭ بىلەن، سەن شۇ كېچىسى ئۆلۈپ كەتسەڭ، ئىمان بىلەن كېتىسەن. بۇ سۆزلەر سېنىڭ شۇ كۈندىكى ئەڭ ئاخىرقى سۆزۈڭ بولسۇن دېدى. مەن (راۋى): بۇ دۇئانى بەرا ئىبنى ئازىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ ئالدىدا قايتىلاپ: سەن ئەۋەتكەن ئەلچى (رەسۇل)گە. دەپ ئوقۇغاندىم. ئۇ: ياق، سەن ئەۋەتكەن پەيغەمبەر(نەبىي)گە. دەپ ئوقۇ! دېدى. (بۇخارى: 6311)

5) بالىنىڭ تەبىئىي ئۇسۇلدا داۋالىنىشىغا ئەھمىيەت بېرىش. بەدەندىكى ئەزالارنى ئۇۋۇلاش ۋە مۇجۇش ئىنسان ھاياتىنىڭ ھەممىسى موھتاج بولىدىغان بىر ئەھۋالدۇر. بالا ئاتا- ئانىسى ياكى تەربىيىلىگۈچىسىنىڭ يېتەكلىشى بىلەن بەدەنلىرىنى مۇجۇپ تۇتۇشنى مەشق قىلىپ كۆنىدۇ. شۇنىڭ بىلەن، كەلگۈسىدە ئەسقاتىدىغان بۇنداق بىر ياخشى ماھارەتنى باللىقتىن باشلاپلا يېتىلدۈرگەن بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام باللارغا بۇنى ئۆگەتكەن ۋە ئۆزىنىڭ مۇبارەك بەدىنىنى مۇجۇتۇش ئارقىلىق باللارنى مەشق قىلدۇرغان ئىدى.

6)خۇپتەن نامىزىدىن كېيىنلا ئۇخلاپ، بامدات نامىزىغا بالدۇر تۇرۇشقا ئادەتلەندۈرۈش. بالا بامدات نامىزىنى ۋاقتىدا ئادا قىلىشقا ئادەتلىنىشى لازىم. بالا بالدۇر ئۇخلىغاندىلا ئاندىن ئەتىسى سەھەردە بامدات نامىزىغا تۇرالايدۇ. ئۇنىڭ ئىككىنچى كۈنى سەھەردە روھلۇق، جانلىق تۇرۇشى ئۈچۈن قانغۇدەك ئۇخلىغان بولۇشى كېرەك. قانغۇدەك ئۇخلىشى ئۈچۈن بۇرۇن يېتىشى لازىم. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ بۇنىڭغا رىئايە قىلغانلىقى ئۈچۈن خۇپتەن نامىزىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلەن بىللە ئوقۇشقا كېلىشتىن بۇرۇن باللىرىنى ئۇخلىتىپ قوياتتى.

مۇسۇلمان باللىرى دىنىنىڭ پەرزلىرىنى ئادا قىلىشقا ئادەتلىنىشى ئۆز نۆۋىتىدە ئۇلارنى بەدەننى قۇۋۋەتلەيدىغان ئوكسىگېن بىلەن تەمىنلىنىش پۇرسىتىگىمۇ ئىگە قىلىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ روھى نامازدا، جىسمى پاك ۋە پايدىلىق ھاۋادا قۇۋۋەتلىنىدۇ. چۈنكى سەھەر ۋاقتىدا ئۆكسىگېن تەركىۋىدىكى زەرەتلەر تارقىلىدىغان بولۇپ، بۇنىڭغا پەقەت سەھەر تۇرغان ئادەملەرلا

ئېرىشەلەيدۇ. تىببىي بىلىملەر بۇ پايدىلىق گازنىڭ پەقەت ۋە پەقەت سەھەر ۋاقتىدىلا تارقىلىدىغانلىقىنى، ئۇنىڭ بەدەندىكى ھۇجەيرىلەرنىڭ ھەرىكىتىنى جانلاندۇرىدىغانلىقىنى، شۇنداقلا كۆپلىگەن كېسەللىك ئۈچۈن شىپالىق رولى بارلىقىنى ئىسپاتلىماقتا. دېمەك، بۇ پايدىلىق زەرەت گاز سەھەر تۇرغان ھەر بىر جانلىق ئۈچۈن پايدىلىق بولغىنىدەك، بالىلاردەك ئۆسۈپ يېتىلىۋاتقان ياش نوتىلار ئۈچۈن تېخىمۇ پايدىلىق بولغان قۇۋۋەتلەندۇرگۈچى كۈچتۇر.

7)يۇقۇملۇق كېسىلى بار بالىلاردىن يىراق تۇتۇشقا دىققەت قىلىش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يۇقۇملۇق كېسەلگە گىرىپتار بولغان كىشىلەرنىڭ ئىنسانلار توپلىنىدىغان يەرلەرگە كەلمەسلىكى ۋە ئۇلارنى ھېچبىر كىشىنىڭ زىيارەت قىلماسلىقىنى پۇتكۈل ئۇممەتنىڭ چوڭ ـ كىچىك، ئەر ـ ئايال ھەممىسىگە جاكارلىغانىدى. كىچىك ياشتىكى بالىلارنىڭ بەزىلىرىگە يۇقۇملۇق كېسەل يۇقۇپ قالىدۇ، شۇنداق بولۇپ قالغان ئەھۋالدا ئاتا ـ ئانىلار ياكى بالىنىڭ كېسىلىنى باققۇچىلار قوشنىلار ۋە خىش ـ ئەقرىبالىرىنىڭ، تونۇشلىرىنىڭ يېنىغا زىيارەت ئۈچۈن بارغاند ا، بالىلارنى ئېلىپ بارماسلىقى لازىم. شۇنداقلا، ئۇلارمۇ بالىنىڭ بۇ كېسىلىنى يوقلاپ كەلمەسلىكى لازىم. بۇنداق قىلىش چەكلىنىدۇ. شۇنىڭدەك، يەنە ئاتا ـ ئانا بولغۇچىلار يۇقۇملۇق كېسەل بولۇپ قالغان بالىسىنى باشقا بالىلىرىدىنمۇ ئايرىشى كېرەك. بۇنداق قىلغاندا بالىغا روھىي جەھەتتىن ئازاب بولماسلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭغا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ شۇنداق قىلىشقا بۇيرىغانلىقى مۇسۇلمانلارنىڭ بالىلىرىنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى سۆيىدىغانلىقى، ئۇنىڭغا ئىتائەت قىلىدىغانلىقى ۋە ئۇنىڭ دەۋىتىنى قوبۇل قىلىدىغانلىقى توغرىسىدا نەسىھەت قىلىشى كېرەك. بۇنداق قىلىش بالىنىڭ بۇنى قوبۇل قىلىشى ئۈچۈن تېخىمۇ پايدىلىقتۇر.

8)بالىلارغا ھەسەتخورنىڭ كۆزى ۋە جىننىڭ زىيانكەشلىكىدىن ساقلىنىدىغان دۇئالارنى ئوقۇش. بۇنداق دېمەدە بىلەن داۋالاش ئۇسۇلىنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەقەت بالىلار ئۈچۈن قوللانغان بولۇپ، بۇ، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنىڭ سالامەتلىكى ۋە ساغلاملىقىنى ئاسراشتىكى ئاساسلارنىڭ بىرىدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئۇسۇلنى قوللىنىپلا قالماي، يەنە ئاتا ـ ئانىلارنىمۇ شۇنداق قىلىشقا بۇيرىغان.

ئۇبەيد ئىبنى رىفائە زۇرقىي رىۋايەت قىلىدۇكى، ئەسمائ بىنتى ئۇمەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دېگەن: مەن پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە: ئى رەسۇلۇللاھ! جەئفەرنىڭ پەرزەنتلىرىگە بەك تېز كۆز تېگىدۇ، ئۇلارغا دەم سالدۇرۇپ قويسام بولامدۇ؟ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەئە، ناۋادا تەقدىرنىڭ ئالدىغا ئۆتىدىغان بىر نەرسە بولىدىغان بولسا، كۆز چوقۇم ئۆتۈپ كەتكەن بولاتتى، دېدى. (تىرمىزى: 2059)

ئىبنى ئاببىاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كۆز تېگىش ھەقتۇر، ناۋادا تەقدىرنىڭ ئالدىغا ئۆتۈپ كېتىدىغان بىر نەرسە بولىدىغان بولسا ئىدى، كۆز ئۆتۈپ كەتكەن بولاتتى. (كۆز تەگكەن كىشىنى داۋالاش مەقسىتى بىلەن) سىلەردىن غۇسلى قىلىپ سۇيىنى بېرىش تەلەپ قىلىنسا، غۇسلى قىلىپ بېرىڭلار. (مۇسلىم: 2188)

**1329ـ سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ داۋالاش يوللىرى**

1ـ كېسەل بالىنى تېزدىن داۋالاش. بالا كېسەل بولغاندا، ئۇنى تېزدىن دوختۇرغا كۆرسىتىش كېسەلنىڭ ئاغرىقىنى يەڭگىللىتىش ۋە ئېغىرلاپ كېتىشىنىڭ ئالدىنى ئېلىشتا مۇھىم رول ئوينايدۇ،

ھەتتا بۇ ئەڭ ھالقىلىق بىر باسقۇچ ھېسابلىنىدۇ. كۆپلىگەن كېسەللەرنىڭ ئېغىرلاپ كېتىشى ياكى يامان ئاقىۋەتكە يۈزلىنىشى كېسەل بالىنى دوختۇرغا ئېلىپ بېرىشتا كېچىككەنلىكتىن كېلىپ چىقىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە بالىنى داۋالاشقا ئالدىراشقا بۇيرۇيدۇ.

2 ـ كېسەل بالىنى يوقلاش. كېسەل بولۇپ قالغان بالىنى يوقلاش بالا ئۈچۈن روھىي جەھەتتىن داۋالاش رولىغا ئىگىدۇر. بالىنىڭ روھى كۆتۈرىلىدىغان بولغاچقا، بۇنىڭ بىلەن بالىنىڭ كېسەلگە قارشى كۈچى ئاشىدۇ. بالا ئۆزىنى يوقلاپ كەلگۈچىلەر بىلەن سۆزلىشىشكە باشلايدۇ، ئەگەر بۇ يوقلاش بالىغا دۇئا قىلىش بىلەن ھەمراھ بولىدىغان ئىش بولسا، ياخشىلىق ئۈستىگە ياخشىلىق بولغان بولىدۇ. بىز ئالدىنقى بىر بۆلۈمدە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاغرىپ قالغان بىر يەھۇدىي بالىنى يوقلاپ بېرىپ، ئۇنى ئىمان ئېيتىشقا دەۋەت قىلغانلىقىنى، شۇنىڭ بىلەن بالىنىڭ ئىمان ئېيتقانلىقىنى، ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇنى دوزاقتىن قۇتۇلدۇرغان ئاللاھقا شۈكۈرلەر بولسۇن دېگەنلىكىنى بايان قىلىپ ئۆتكەن ئىدۇق. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىد ا، كېسەل بولغان بالا مەيلى مۇسۇلماننىڭ ياكى كافىرنىڭ بالىسى بولسۇن، ھەممىسىنى يوقلايتتى. بۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بالىلارنىڭ مەنۇۋىيىتىنىڭ قۇۋۋەتلىنىشىگە قانچىلىك دەرىجىدە ئەھمىيەت بەرگەنلىكىنىڭ دەلىلىدۇر.

3ـ ئۇد ھىندى بىلەن داۋالاش. ئۇممۇ قەيس رەزىيەللاھۇ ئەنھادىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: ئوغلۇمنىڭ گېلى ئاغرىپ قالغانىدى، بارماق بىلەن نوقۇپ داۋالاش ئۇسۇلىدا داۋالاتقاندىن كېيىن، ئوغلۇمنى ئېلىپ پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كىرگەن ئىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قاچانغىچە بالىلىرىڭلارنىڭ گېلىغا بارماق تىقىپ نوقۇيسىلەر؟ سىلەر ئۇنى مۇشۇ ئۇد ھىندى (قۇستە) بىلەن داۋالاڭلار، ئۇد ھىندى يەتتە خىل ئاغرىققا، جۈملىدىن كۆكرەك پەردە ياللۇغىغا داۋا بولىدۇ، گال ئاغرىقىغا بۇرنىدىن، كۆكرەك پەردە ياللۇغىغا ئېغىزدىن تېمىتىلىدۇ دېدى. زۇھرى مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىزگە ئىككىنى بايان قىلىپ، بەشىنى بايان قىلمىدى. (بۇخارى: 5713)

4ـ قان ئېلىش ۋە سۈرگە ئىچۈرۈش ئارقىلىق داۋالاش. ئەبۇ كەبشە ئەنمارىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم بېشىدىن ۋە ئىككى تاغىقىنىڭ ئوتتۇرىسىدىن قان ئالدۇراتتى ۋە: مۇشۇنداق (بۇزۇق) قانلارنى ئالدۇرۇۋەتكەن كىشى كېسەل بولۇپ قالغان چاغدا، باشقا نەرسىلەر بىلەن داۋالانمىسىمۇ بولىدۇ دەيتتى. (ئەبۇ داۋۇت: 3859)

5ـ دۇئا ۋە دەم سېلىش بىلەن داۋالاش. ئەنەس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: (پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم تەرىپىدىن) بىزگە چايان چېقىۋالغاندا، يىرىڭداپ قالغاندا ۋە كۆز تەگكەندە دەم سېلىشقا رۇخسەت قىلىندى. (مۇسلىم: 2196)

6ـ بالىغا قۇرئان ياكى ھەدىستىن بولمىغان ھەرقانداق بىر نەرسىنى ئېسىشنىڭ ھاراملىقى. كۆز تېگىشتىن ساقلايدۇ دەپ قاراپ كۆز مۇنچاق قاتارلىق ھەرقانداق نەرسىلەرنى ئاسقان كىشىلەرنى، ئۇ كىشىلەر ناۋادا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ چەكلىگەنلىكىنى بىلىپ ئاسقان بولسا، ئۇلارنىڭ بۇ ئەمەلىنىڭ شېرىك ئەمەلگە كىرىدىغانلىقىنى ھۆكۈم قىلىشقا بولىدۇ.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايات ۋاقتىدا، بالىلارغا بىرەر مۇسىبەتنىڭ يېتىشىدىن قورقۇپ، ئۇنىڭغا بىر نەرسە ئاسىدىغان ۋە بۇ، ئۇنى ساقلايدۇ، دەپ قار اپ، بالىلارنىڭ يۈرىكىدە ئەنسىزلىك

پەيدا قىلىدىغان ئىشلارنى قىلىشتىن چەكلىگەن.

# ئون ئۈچىنچى باپ. بالىنىڭ جىنسىي كۆزقارىشىنى توغرىلاش

## 1330 ـ سوئال: جىنسىيەت ئاللاھ ياراتقان ئىنسان تەبىئىتىدۇر

ئىسلام دىنى ئىنساننىڭ ئاللاھ ياراتقان تەبىئىتىگە ۋە خاراكتېر خۇسۇسىيەتلىرىگە ئۇيغۇندۇر. ئۇ ئىنسان بالىلىرىنىڭ ھەرقايسى جەھەتتە تەڭ ۋە ئەتراپلىق يېتىلىشىگە، ھەرقانداق ئىشتا ھەددىدىن ئاشۇرۋەتمەي نورمال بولۇشقا، ئۇيغۇن بولغىنىدىن تۆۋەن بولۇپ قالماسلىققا ئېتىبار بېرىدىغان دىندۇر. ئاللاھ تائالا مەخلۇقاتلىرىنىڭ نەسلىنىپ داۋام قىلىشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ تەبىئىتىدە جىنسىي ئىستەك تۇيغۇسىنى ياراتقان. ئاللاھ ئۇنىڭ ئىنسان بەدىنىدە يېتىلىشى، بالىنىڭ تۆرىلىشىگە سەۋەبچى بولۇشى ئۈچۈن ئىنساننىڭ جىنسىي شەھۋىتىنىڭ يېتىلىشىنى مەلۇم بىر مەزگىلگە ئايرىدى. بۇيۈك ئىسلام دىنى بۇ مەزگىل ئۈچۈن مەخسۇس بىر نىزام بېكىتتى. ئىنسان ئاشۇ بەلگىلىمە بويىچە ھېساب بېرىدىغان يېشىغا يەتكەندە، بۇ ھەقتىكى ئەمەللىرىدىن ھېساب بېرىدىغان مەسئۇلىيەتنى ئۈستىگە ئالىدۇ. ئىسلام دىنى بالىنىڭ ئىنسان تەبىئىتىدىكى بۇ تەبىئىي پىترەتكە توغرا مۇئامىلە قىلالايدىغان، ئۇنىڭ بەلگىلىنگەن چەك ـ چېگرالىرىدىن ئۆتۈپ كەتمەيدىغان، ئۇنى ئاللاھنىڭ بۇيرىغىنىغا لايىق ياخشى ھەل قىلالايدىغان بولۇشى ئۈچۈن ناھايىتى گۈزەل ۋە كىشىنىڭ تەبىئىتىگە ماس قائىدە ـ قانۇنلارنى ئوتتۇرىغا قويدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىنىڭ بۇيرۇقلىرى ۋە تە ۋسىيەلىرىدە بۇ نۇقتىغا ئالاھىدە ئەھمىيەت بېرىپ، بالىلارنىڭ بۇ ھەقتە ساغلام ئاڭ ۋە توغرا بىر تەرەپ قىلالايدىغان ئىقتىدارىنى يېتىلدۈرۈشكە كۆرسەتمىلەرنى بەرگەن.

## 1331 ـ سوئال: ساغلام جىنسى كۆزقاراشنى تۇرغۇزۇشتا بالىدا يېتىلدۈرۈش زۆرۈر بولغان ئادەتلەر ۋە تەدبىرلەر

1)ھەرقانداق يەرگە كىرىش ئۈچۈن ئىجازەت سوراش. بالا كۆپلىگەن ۋاقتىنى ئۆيدە ئۆتكۈزىدۇ، ئۇ ھۇجرىدىن بۇ ھۇجرىغا چېپىپ يۈرۈيدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ ئۈچۈن ھەر بىر ھۇجرىغا كىرىشكە ئىجازەت سوراش ئېغىر كېلىدىغان ئىشتۇر. شۇڭا بىز قۇرئان كەرىمنى بالىغا ھۇجرىغا كىرىشتە ئىجازەت سوراشنى باسقۇچلارغا بۆلۈپ تەلىم بېرىش ئۈچۈن، كىچىك ياشتىكى بالىلارغا ئالدى بىلەن بامدات نامىزىدىن بۇرۇن، چۈشلۈك ئۇيقۇ ۋاقتى ۋە خۇپتەن نامىزىنىڭ ۋاقتىدىن كېيىن ئىجازەت سوراپ كىرىشكە بۇيرىغان. مۇلاھىزە يۈرگۈزگىنىمىزدە، دەل بۇ ۋاقىتلارنىڭ ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۆز ھۇجرىغا كىرىپ ئارام ئېلىشۋاتقان ۋاقىتلىرى ئىكەنلىكى مەلۇم بولىدۇ. ھەتتا بالا بالاغەت يېشىغا يېقىنلاشقاندا، ئۇلارنىڭ ئاتا ـ ئانىلىرىنىڭ ھۇجرىلىرىنىڭ ئىشىكلىرى يېپىقلىق بولغان ھەرقانداق ئەھۋالدا ئىجازەتسىز كىرمەسلىككە بۇيرۇيدۇ. ئاللاھ قۇرئان كەرىمدە: «ئى مۇئمىنلەر! سىلەرنىڭ قۇللىرىڭلار، چۆرىلىرىڭلار ۋە ئىچىڭلاردىكى بالاغەتكە يەتمىگەن بالىلار ناماز بامداتتىن بۇرۇن، چۈشتە (ئۇخلاش ئۈچۈن) كىيىمىڭلارنى سالغان چېغىڭلاردا ۋە خۇپتەندىن كېيىن (مۇشۇنداق) ئۈچ ۋاقىتتا (يېنىڭلارغا كىرسە) سىلەردىن ئىجازەت سورىسۇن، (بۇ) ئۈچ ۋاقىت سىلەرنىڭ ئەۋرىتىڭلار (ئېچىلىپ قالىدىغان ۋاقىتتۇر)، بۇ ئۈچ ۋاقىتتىن باشقا ۋاقىتلاردا (ئۇلار سىلەرگە كىرسە ) سىلەرگىمۇ، ئۇلارغىمۇ ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، سىلەر بىر بىرىڭلار بىلەن بېرىش ـ كېلىش قىلىپ تۇرىسىلەر، ئاللاھ سىلەرگە ئايەتلەرنى (يەنى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى ) ئەنە شۇنداق بايان قىلىدۇ، ئاللاھ ھەممىنى بىلگۈچىدۇر، ھېكمەت بىلەن ئىش قىلغۇچىدۇر.»(سۈرە نۇر 58ـ ئايەت)

بۇ ئۈچ ۋاقىتنىڭ ھەممىسى خىزمەتچىلەر ۋە ئەقىل كىرىپ قالغان بالىلارنىڭ ئائىلىسىدىكىلەرنىڭ ئەۋرەت ئەزالىرىنى كۆرۈپ قالماسلىقى ئۈچۈن ئىجازەتسىز كىرىش چەكلەنگەن ۋاقىتلاردۇر. كۆپلىگەن ئىنسانلار ئائىلىدىكى ھاياتىدا خىزمەتچىلەر ۋە كىچىك بالىلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئەۋرەتلىرىنى كۆرۈپ قېلىشىدىن ئېھتىيات قىلىشقا سەل قارايدۇ، ئەمەلىيەتتە بۇ ئەخلاق نۇقتىسىدىن ئېلىپ ئېيتقاند ا، ناھايىتى بىر ناچار قىلىقتۇر. يەنە كۆپلىگەن كىشىلەر كىچىك بالىلار بۇ نەرسىلەرنى بىلمەيدۇ، بىلسىمۇ دىققەت قىلمايدۇ، دەپ سەل قارايدۇ. ئەمەلىيەتتە، پسىخولوگىيە ئالىملىرى ئۆزلىرىنىڭ ئۇززۇن مەزگىللىك تەتقىقاتىدىن كېيىن بالىلارنىڭ كىچىك ۋاقتىدا كۆزى چۈشۈپ قالغان بەزى مەنزىرىلەرنى ھاياتىنىڭ ئاخىرىغىچە ئۇنتۇپ قالماي كۆز ئالدىغا كەلتۈرەلەيدىغانلىقىنى، ھەتتا ئۇلارنى داۋالاش مۇمكىن بولمايدىغان ئەسەبىي تەلۋە بىر روھىي كېسەللىككە مۇبتىلا قىلىدىغانلىقىنى ئوتتۇرىغا قويۇشماقتا. شۇنىسى ئېنىقكى، ھەر قانداق ئاتا- ئانا بولغۇچى پەرزەنتلىرىنىڭ كېسەل بولۇشىنى، بولۇپمۇ، مەنىۋىيەتتىكى ئۇ خىل يامان كېسەل بولۇشىنى ھەرگىزمۇ خالىمايدۇ، ئەلۋەتتە. چۈنكى كېسەللەرنىڭ ئەڭ تەس داۋالىنىدىغان كېسەللىرى روھىي كېسەللىكىدۇر. ئىنسانلارنىڭ يول باشچىسى بولغان پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام شۇ سەۋەبلەردىن ئۈممىتىگە پايدىلىق بولغان يوللارنى ئالدىن كۆرسەتكەن.

بىزنىڭ ئاتا- ئانىلارغا قىلىدىغان تەۋسىيەمىز شۇكى، ئاتا- ئانىلار بالىلارنىڭ ئىپپەتلىك بولۇشى، يامان ئاقىۋەتلەرنىڭ كېلىپ چىقماسلىقى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇقىغا بويسۇنغان بولۇشلىرى ئۈچۈن ئەۋلادلىرى ئالدىدا ھەر زامان ئەۋرەتلىرىنى ئوراپ يۈرۈشى لازىمدۇر. بۇنى ئەقلىي ئىقتىدارىمىز مەيلى قوبۇل قىلسۇن ياكى قىلمىسۇن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بۇيرۇقىدا چوقۇم ھېكمەت باردۇر.

2)بالىنى نامەھرەمگە قارىماسلىققا ۋە ئەۋرىتىنى ساقلاشقا ئادەتلەندۈرۈش. كۆز بولسا، ئىنساننىڭ تاشقى دۇنيانى كۆرىدىغان ئەينىكىدۇر. بالىلارنىڭ كۆرگەنلىرى ئۇلارنىڭ زېھنىگە، نەپسىگە ۋە خاتىرىسىگە تېزلىكتە تەسىر قىلىدۇ، ئەگەر بالا ، خۇددى تەقۋادار بالا ئابدۇللاھ تەستەرى ئۇخلاشتىن ئىلگىرى ئاللاھ مېنى كۆرۈپ تۇرىدۇ، ئاللاھ ماڭا قاراپ تۇرىدۇ، ئاللاھ مەن بىلەن بىللە » دېگىنىدەك دەيدىغان بالا بولسا، ئاللاھنىڭ ئۇنى كۆرۈپ تۇرىدىغانلىقىنى ھەر زامان ئېسىدە ساقلاپ، قارىماسلىققا تېگىشلىك نەرسىلەردىن كۆزىنى يىغالايدىغان ئادەتنى يېتىلدۈرسە، ئىماننىڭ ھەقىقىتىنىڭ لەززىتىنى تېتىيالايدۇ. بالا بەزىدە ئۇنتۇپ قالغانلىقتىن، بەزىدە پەرۋاسىزلىقتىن ۋە بەزىدە ھەۋەسلەنگەنلىكتىن قىزلار تەرەپكە قاراپ قالىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنداق ئەھۋالغا قارىتا قانداق يولىيورۇق بەرگەن؟

ئىمام بۇخارى، تىرمىزى ۋە ئەبۇداۋۇد ئابدۇللاھ ئىبنى ئاببास رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەزىل ئىبنى ئاببас پەيغەمبە ر ئەلەيھىسسالامغا ھەمراھ ئىدى، خەسەمەلىك بىر ئايال ئۇنىڭدىن پەتىۋا سوراش ئۈچۈن كەلدى، شۇنىڭ بىلەن پەزل ئۇ ئايالغا قاراشقا باشلىدى. ئۇ ئايالمۇ پەزىلگە قاراشقا باشلىغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەزىلنىڭ يۈزىنى باشقا ياققا بۇرىۋەتتى.

بالىلارنىڭ جىنسىي ھەۋىسىنىڭ نورمالدىن بۇرۇن يېتىلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن بالىلارنى ھەر زامان نامەھرەملەردىن كۆز يىغىشقا ئادەتلەندۈرۈش كېرەك. ئەمما ئەۋرەتنى يېپىشنى بولسا، بالا ناماز ئوقۇشنى باشلاش بىلەن ئۆگىنىدۇ. چۈنكى بالا ناماز ئوقۇشقا باشلىغاندا ئەۋرەتلىرىنى

تولۇق يېپىپ ئوقۇش تەلەپ قىلىنىدۇ. بۇنىڭ بىلەن قىز ياكى ئوغۇل كىچىكىدىن باشلاپلا ئەۋرىتىنى يېپىشقا ئادەتلىنىدۇ. بۇنىڭ بىلەن بالا ئەۋرەتلىرىنى قوغدىغان هالدا چوڭ بولىدۇ.

3)باللارنىڭ ياتاقلىرىنى ئايرىش. بۇنداق قىلىش ـ بالىنىڭ جىنسى ئايرىمىسى كۆز قارىشىنى تىكلەش، ئۇنىڭ باشقا بىر يامان شەكىلدە تەرەققىي قىلىپ قالماسلىقى ئۇچۇن يولغا قويۇلغان مۇهىم ئامىلدۇر. دۇنيادىكى هەر قانداق بىر ئىلغار قانۇنلارمۇ ئۇنىڭدەك ئەهمىيەتلىك ۋە ئۇنۇملۇك ئەمەستۇر. بۇنى ئاللاهنىڭ پەيغەمبىرى مۇهەممەد ئەلەيهىسسالام ئوتتۇرىغا قويغاندۇر.

ئەبۇداۋۇدتىن قىلىنغان رىۋايەتتە پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام : «ئەۋلادىڭلارنى يەتتە ياشقا كىرگەندە ناماز ئوقۇشقا بۇيرۇڭلار، ئون ياشقا كىرگىچىلىكمۇ ئوقۇمىسا ئۇرۇڭلار ۋە ياتاقلىرىنى ئايرىۋېتىڭلار» دېگەن. دېمەك، ئۇلارنىڭ ياتاقلىرىنىڭ ئارىسى ئون ياشقا كىرگەندە ئايرىلىدۇ، چۈنكى بۇ ياشلاردىن باشلاپ، ئۇلاردا جىنسىي هەۋەس تەدرىجىي شەكىللىنىشكە باشلايدۇ، ئۇنداقتا ئۇلارنىڭ ئايرىلىشى قايسى شەكىلدە بولىدۇ؟ ئۇلارنىڭ ئايرىلىشى بىر كارىۋاتتا، بىر يوتقاندا يېتىشتىن، بىر كارىۋاتتا ئايرىم ئايرىم ئىككى يوتقاندا يېتىش ياكى ئايرىم كارۋات ئايرىم يوتقاندا يېتىشتەك ئۇسۇل بىلەن ئايرىلىدۇ. ئۇلارنىڭ ياتقان يېرى قانچە يىراق بولسا، شۇنچە ياخشىدۇر. ياتاقلار ئايرىلىدۇ، چۈنكى ئەللامە شاه ۋەلىيۇللاه ئەددەهلەۋى مۇنداق دەيدۇ: بۇ ياشتىكى باللاردا جىنسىي هەۋەس ئۇقۇمى شەكىللىنىشكە باشلايدۇ، ئۇلارنىڭ بىر تۆشەكتە يېتىشى ئۇلاردا بىنورمال هەۋەسلەرنى ئويغىتىپ قويۇشى مۇمكىن، شۇڭا بۇنداق بۇزۇلۇشنىڭ ئالدىنى ئېلىش زۆرۈردۇر. دېمەك، بىر ئورۇندا يېتىش باللارنى بىنورمال جىنسىي هەۋەسكە، ئۇنىڭدىن تەرەققىي قىلىپ يولدىن ئېزىشقا، جىنسىي هەۋىسىنى نورماللسىز ئۇسۇلدا قاندۇرۇشنى ئىزلەش يولغا قاراپ تەرەققىي قىلىشقا ئېلىپ بارىدۇ. بۇنداق ئەهۋاللارنى بەلكى ئاتا۔ ئانىلار تازا دېگەندەك هېس قىلىپ بولالمايدۇ، شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ يۇقىرىقى بۇيرۇقىنىڭ هېكمىتىنى چۈشەنمىگەنلىكىنىڭ ياكى بۇيرۇقىغا سۇس قارىغانلىقىنىڭ ئېغىر ئاقىۋىتىگە قالىدۇ. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام هېچقانداق بىر سۆزنى ئۆز خاهىشى بويىچە سۆزلىمەيدۇ.

4)بالىنى ئوڭ يېنىنى بېسىپ يېتىشقا ئادەتلەندۇرۇش. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىپ، ئوڭ يېنىنى بېسىپ يېتىش ياخشى ئادەتلەردىندۇر. ناۋادا ئىنسان پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ دۈم يېتىش (يەنى قورسىقىنى يەرگە چاپلاپ يېتىش ) شەيتاننىڭ يېتىشىدۇر، دېگىنىدەك چەكلىمىسىدىن توسالماي، دۈم ياتسا، جىنسىي ئەزاسىنىڭ چىڭقىلىشى ۋە شەهۋىتىنىڭ ئولغىيىشىغا سەۋەبكار بولىدۇ، شۇڭا باللار يېنىچە ياتماي دۈم ياتقاندا، ئاتا۔ ئانىلار باللارغا بۇنداق شەكىلدە يېتىشتىن پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ توسقانلىقىنى، دۈم يېتىشنىڭ ئۇرغۇنلىغان كېسەللىكلەرنىڭ كېلىپ چىقىشىغا سەۋەبچى بولىدىغانلىقىنى، بارلىق دوختۇرلارمۇ بۇنداق يېتىشنىڭ زىيانلىق ئىكەنلىكىنى سۆزلەيدىغانلىقىنى چۈشەندۇرۇش كېرەك.

5)باشقا جىنسلىقلار بىلەن ئارىلىشىش ۋە شەهۋىتىنى قوزغايدىغان ئىشلاردىن يىراق قىلىش. هازىرقى زاماندىكى مۇسۇلمانلارنىڭ ئىمانى سۇسراق بولۇپ، كۆپ ساندىكى مۇسۇلمانلار مەسجىدلەردىكى خۇتبىلەرگە قۇلاق سېلىشنىڭ ئورنىغا ياۋرۇپانىڭ زامانىۋىي چاقىرىقىغا ئاۋاز قوشۇشنى ئەلا بىلىدۇ. هەم باللارنىڭ ياۋرۇپانىڭ تەربىيە سىستېمىسىدا تەربىيىلىنىشنى زاماننىڭ تەلىپى دەپلا چۈشىنىدۇ. ئەپسۇسكى، كۆپلىگەن ئىسلام دۆلەتلىرى ماڭارىپ تۈزۈلمىسىدە

مۇشۇ يولنى تۇتۇپ ئوغۇل ـ قىزلارنى بىرلىكتە ئوقۇيدىغان قىلدى. ئېنىقكى، بۇ جەمئىيەتنى بۇزۇش ۋە كەلگۈسىدىكى ئەۋلادلارنىڭ ئۆزگىچىلىكىنى يوق قىلىشتۇر.

6)ئەقلىگە يەتكەن بالىغا غۇسلىنىڭ پەرز ۋە سۈننەتلىرىنى ئۆگىتىش. بالا بالاغەتكە يېتىشقا ئاز قالغاندا، ئاتا ـ ئانا بالىغا غۇسۇل قىلىشنىڭ شەرتلىرى ۋە ئۇسۇللىرىنى ئۆگىتىشى، ھەم ئۇلارغا ئۇنىڭ نېمە ئۈچۈنلىكىنى چۈشەندۈرۈشى، ئىھتىلام بولغاندا، ئىھتىلام سۈيىنىڭ رەڭگى ۋە ئالامەتلىرىنى، ھەيز ۋە ئۇنىڭ رەڭ ئالامەتلىرىنى ئوغۇل ـ قىزلارغا ئۇلار چۈشىنەلەيدىغان ئۇسۇلدا چۈشەندۈرۈش كېرەك ئاتا بولغۇچى ئوغلىغا، ئانا بولغۇچى قىزىغا بالاغەتكە يەتكەندە بولىدىغان ئالامەتلەرنىڭ، بۇ ئالامەتلەرنىڭ شەرئى ھۆكۈملىرىنىڭ، شۇنىڭدىن كېيىن قىلىشقا تېگىشلىك ئىشلار ۋە ئۈستىگە ئالىدىغان مەجبۇرىيەتلەرنىڭ نېمىلىكىنى فىقھى كىتابى بويىچە چۈشەندۈرۈشى لازىم ياكى ئوقۇپ بەرسىمۇ بولىدۇ. ئۇلارغا يەنە بالاغەتكە يەتكەن بالا بىر مۆكەممەل ئىنسان سۈپىتى بىلەن ئاللاھ تائالانىڭ بەندىلىرىنىڭ قىلىشنى بۇيرىغان ۋە چەكلىگەن ئىشلىرىنىڭ مەسئۇلىيىتىدىن سورىلىدىغانلىقى، بالاغەتكە يەتكەن ھامان ئىككى پەرىشتە خاس ئۇنىڭ ئۈچۈنلا بېكىتىلىپ، ئۇنىڭ بارلىق ئىش ـ ئەمەللىرىنى يېزىشقا باشلايدىغانلىقى، شۇنىڭ ئۈچۈن، ياخشى ئەمەللىك ئىنسان بولۇشقا تىرىشىش كېرەكلىكىنى چۈشەندۈرۈش لازىم.

7) ئەقلىگە يەتكەن بالىغا «نۇر سۈرىسى» نىڭ باش تەرىپىنى يادلاتقۇزۇش ۋە ئۇنىڭ مەنىسىنى چۈشەندۈرۈش.

بالا ئون ياشقا كىرگەندە، ئۇ باشقا قېرىنداشلىرىدىن ئايرىلىپ ياتىدۇ. بۇ دەل بالىنىڭ جىنسىي ئالامەتلىرىنىڭ ئاشكارىلىنىۋاتقان ۋاقتىدۇر. بۇ چاغدا ئاتا ـ ئانىلار ئۇلارنىڭ تەبىئىتىگە ئىسلامنىڭ تەلىپى بويىچە يامان يولدىن يىراق قىلىدىغان شەرئى ھۆكۈملەرنى، ئايەت ھەدىسلەرنى سىڭدۈرۈش ئارقىلىق ئۇلارنىڭ ئېڭىغا يامان خىياللارنىڭ كىرىپ قېلىشىدىن ساقلاش كېرەك.

سەلەپ ـ سالىھلار پەرزەنتلىرىنى يامان يولدىن توساش ئۈچۈن باللىرىغا «نۇر سۈرىسى» نىڭ باش تەرىپىنى شەرھلەپ چۈشەندۈرەتتى ۋە ئوغۇل ـ قىزلارنىڭ بالاغەت يېشىدىكى ئىشلارنى بىر تەرەپ قىلىشقا يېقىندىن ھەمدەمدە بولاتتى.

8)ئەقلىگە يەتكەن بالىغا جىنسىي مەسىلىلەرنى بىلدۈرۈش ۋە ئۇلارنى زىنا يولىغا كىرىپ قىلىشتىن چەكلەش. بىز يۇقىرىدا باللار ئۈچۈن ئۆگىتىلىشى زۆرۈر بولغان مەسىلىلەرنى ئۆگىتىش بىلەن بىرگە «نۇر سۈرىسى» نى شەرھلەپ بېرىش كېرەكلىكىنى، غۇسلىنىڭ پەرز، سۈننەت ھەم شەرتلىرىنى ئۆگىتىش كېرەكلىكىنى بايان قىلدۇق. ئەمدى بىز بۇ خىلدىكى تەربىيەلەرىمىزنىڭ ئۈنۈملۈك ئېلىپ بېرىلىشى ئۈچۈن، بالا ياشاۋاتقان ئائىلە مۇھىتى ۋە جەمئىيەت، دۆلەت مۇھىتىغا قارىشىمىز لازىم. مەسىلەن، ئەخلاققا ئەھمىيەت بەرمەيدىغان بىر يەردە ياشىغان بالىغا تەربىيە قىلماقچى بولغاندا، چوقۇم ئۇنى زىنادىن يىراقلاشتۇرىدىغان ۋە زىنانىڭ زىيىنىنى ئېنىق چۈشىنىشلىك قىلىپ تەربىيە قىلىشى لازىم.

ئەبۇ ئۇمامەنىڭ مۇنداق دېگەنلىكى رىۋايەت قىلىنىدۇ: قۇرەيش قەبىلىسىدىن بىر يىگىت پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: ئى اللەنىڭ رەسۇلى! ماڭا زىنا قىلىشقا رۇخسەت قىلساڭ، دېدى. ئەتراپتا تۇرغانلار كېلىپ: ماڭ، ماڭ! دەپ ھەيدىۋەتتى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇنىڭغا: يېقىن كەلگىن! دېدى. ئۇ كەلدى. ئاناڭنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرامسەن؟ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله مېنى ساڭا پىدا قىلىۋەتسۇن،

ياقتۇرمايمەن. باشقىلارمۇ خۇددى سەندەك ئانىلىرىنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرمايدۇ. ئۇنداقتا، قىزىڭنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرامسەن؟ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله مېنى ساڭا پىدا قىلسۇەتسۇن، ياقتۇرمايمەن. باشقىلارمۇ خۇددى سەندەك قىزلىرىنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرمايدۇ. ئۇنداقتا، ھەمشىرەڭنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرامسەن؟ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله مېنى ساڭا پىدا قىلسۇەتسۇن، ياقتۇرمايمەن. باشقىلارمۇ خۇددى سەندەك ھەمشىرىلىرىنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرمايدۇ. ئۇنداقتا، ھاما ئاچاڭنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرامسەن؟ اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەمكى، الله مېنى ساڭا پىدا قىلسۇەتسۇن، ياقتۇرمايمەن. باشقىلارمۇ خۇددى سەندەك ھاما ئاچىلىرىنىڭ زىنا قىلىشىنى ياقتۇرمايدۇ، ـ دېدى. ئاندىن قولىنى ئۇنىڭ كۆكسىگە قويۇپ تۇرۇپ: ئى الله! بۇنىڭ گۇناھىنى كەچۈرگىن، قەلبىنى پاك قىلغىن، ئەۋرىتىنى ھارامدىن ساقلىغىن! دېدى. شۇنىڭدىن كېيىن، ئۇ يىگىت ھارامغا قارىمايدىغان بولدى. ( ئەھمەد: 21708؛ ئەلكەبىر)

ئاتا ـ ئانا يەنە زىنا قىلغۇچىلارغا بېرىلىدىغان ھەد جازاسىنى بالىلارغا بىلدۈرىدۇ.

9)بەك چوڭ بولۇپ كېتىشتىن بۇرۇن ئۆيلەش. ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۇستىدىكى پەرزەنت ھەقلىرىنىڭ ئەڭ ئاخىرقىسى ئوغۇللارنى دىيانەتلىك ۋە ئەخلاقلىق ياخشى يەردىن ئۆيلەپ قويۇش، قىزلارنىمۇ دىيانەتلىك ئەخلاقلىق ياخشى يەرلەرگە ياتلىق قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

ئىقتىسادىي قىيىنچىلىقنى ياكى بالىلارنىڭ بەزىبىر تەنتەكلىكىدىن نارازى بولغانلىقنى باھا قىلىپ، ئۇلارنىڭ ئۆيلىنىش ياكى ياتلىق بولۇش ئىشلىرىغا ئەھمىيەت بەرمىگەن ھەر قانداق ئاتا ـ ئانا ئىسلام نەزەرىدە چوڭ خاتالىق ئۆتكۈزگەن بولىدۇ. بالىلارنىڭ توي ئىشلىرىنى بېجىرىش ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ئۇستىدىكى مەسئۇلىيەتتۇر. بۇ مەسئۇلىيەتنى ئۇنتۇتقان ئاتا ـ ئانىلار ئاللاھنىڭ ئالدىدا پەرزەنت ھەقلىرىنى زايا قىلغانلىق گۇناھى بىلەن جاۋابكارلىققا تارتىلىدۇ.

قىز ـ ئوغۇللارنىڭ توي ئىشلىرىنى بىر كۈن بولسىمۇ بۇرۇنراق ئىجرا قىلىش شۇنچىلىك كۆپ ياخشىدۇر. چۈنكى قىز ـ ئوغۇللار تۇرمۇش قورۇش ئارقىلىق ئۆزلىرىنى يامان ئىشلارغا بېرىلىشتىن تىزگىنلەپ قالالايدۇ. ھەمدە ئۇلار ئاتا ـ ئانىلىرىنىڭ قەدرىگە بۇرۇنراق يېتىدۇ ۋە ئۇلارنىڭ سىڭدۇرگەن ئەجىر ـ مېھنەتلىرىنى قايتۇرۇشقا تىرىشىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: دىيانىتى ۋە ئەخلاقى سىلەرنى مەمنۇن قىلغۇدەك بىرەر كىشى سىلەردىن قىز سوراپ كەلسە، قىزىڭلارنى ئۇنىڭغا ياتلىق قىلىڭلار. ئەگەر ئۇنداق قىلمىساڭلار، نەتىجىدە، يەر يۈزىدە تۈگەتكۈسىز پىتنە ـ پاسات تېرىلىدۇ. (تىرمىزى1084)

ھازىرقى زاماندا چوڭ بولۇپ نىكاھلىنىشنىڭ ياخشىلىقى توغرىسىدا قانداق نەزىرىيىلەر ئوتتۇرىغا قويۇلىشتىن قەتئىينەزەر، چوڭ بولۇپ نىكاھلىنىشنىڭ يامان تەرەپلىرى ئۇنىڭ ئارتۇقچىلىقىدىن ئۇستۇن كېلىدۇ. ناۋادا بۇرۇن نىكاھ قىلىشقا ئاتا ـ ئانىلارنىڭ ياردىمى ۋە نىكاھلانماقچى بولغان ئۆز كەسپى بىلەن شۇغۇللىنىشى ھەمراھ بولسا، بۇ چاغدىكى بالدۇر نىكاھ ناھايىتى ياخشى بولىدۇ. نىكاھلىنىش يېشىغا يەتكەن ياشلارنىڭ ۋاقتىدا نىكاھلانماي، يېشىنىڭ چوڭىيىپ كېتىشى بولسا، ئىجتىمائىي ھاياتتىكى بىر يامان ئىللەتتۇر.

# ئون ئىككىنچى بۆلۈم. ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقى

## بىرىنچى باپ. ئىسلام ئىقتىساد چۈشەنچىسىنىڭ مەنبەئى

### 1332-سۇئال: ئىسلام ئىقتىساد چۈشەنچىسىنىڭ ئاساسى مەنبەسى-قۇرئان كەرىم

ئىسلام دىنى جاھىلىيەت مەيكۈرىسىنىڭ تەدرىجى تەرەققىيات مەھسۇلى، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام قۇرۇپ چىققان ئىسلام جەمئىيتى جاھالەت دەۋرىنىڭ قالدۇقى، دېگۈچىلەر ھەقىقەتەن ئاداشقۇچىلاردۇر. ھەر قانداق بىر تەرەققىيات ئەسلىدىن تەدرىجى تەرەققىي قىلىدۇ. شۇڭا كونا بىلەن يېڭىنى ھېچقانداق پەرقى يوق دېگۈچىلەرنىڭ ھېچقانداق ئىلمىي ئاساسى يوق. ئىسلام ئېتىقادى ۋە كىشىلىك قىممەت قارىشى توغرىسىدا مۇلاھىزە يۈرگۈزگەن ئادەم شەك شۈبھىسىز ھالدا ئىسلام دىنىنىڭ جاھالەت دۇرى بىلەن ھېچقانداق مۇناسىۋىتى يوقلۇقىنى ھېس قىلالايدۇ. جاھىلىيەت دەۋرىنىڭ قالدۇقلىرى قۇرئان كەرىم نازىل بولغان ھامان ۋەتۆەرىكى چىقىپ كەتتى. ناۋادا ئىسلام ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي قاتارلىق ساھەلەردە جاھىلىيەت دەۋرىدىن تەرەققى قىلغان بولسا، ھەرگىزمۇ باشقىلار تەرىپىدىن قىزغىن قارشى ئېلىنمىغان بولاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام «سىلەر مەندىن كېيىن مېنىڭ سۈننىتىمگە ۋە توغرا يولدا ماڭغۇچى خۇلەپائى راشىدىلارنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىڭلار» دىگەنلىكى ئۇچۇن بىز بۇ تىمىدا سۆز ئاچقاندا ئالدى بىلەن خۇلەپائى راشىدىنلەر دەۋرى ھەققىدە قىسقىچە توختىلىپ ئۆتىمىز. خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ نەزىرىدىكى ئىقتىساد تۈزۈلمىسىگە مۇراجىئەت قىلغۇچىلار چۇقۇم قۇرئان ۋە سۈننەتتىن قانائەتلىنەرلىك جاۋابقا ئېرىشەلەيدۇ.

« قۇرئان كەرىم » رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە نازىل بولغان چاغدا، ساھابىلار ئىمان ئېيتىپ پىكرى ۋە ئەمەلىيەت جەھەتتىن « قۇرئان كەرىم »نىڭ ئاساسى پرىنسىپىنى بويلاپ ھەرىكەت قىلىشقا باشلىدى ھەمدە « قۇرئان كەرىم » نىڭ تەپەككۇر دېڭىزىدىن ئەقىل دۇردانلىرىنى تېرىپ دادىل قەدەم بىلەن ئالغا ئىلگىرىلەشكە باشلىدى. ساھابىلار شۇنىڭغا قەتئىي ئىشىنەتتىكى « قۇرئان كەرىم » نى بويلاپ ماڭغان ئادەم چوقۇم توغرا يول تېپىپ دۇنيا ۋە ئاخىرەتنىڭ بەخت ساائادىتىنى قولغا كەلتۈرەلەيتتى. قارشىلىق قىلغۇچىلار ئازغۇنلۇققا، خارۇ زارلىققا دۇچار بولۇپ، زاۋاللىقا يۈز تۇتاتتى. شۇڭا ئۇلار ھەر قانداق بىر قىيىنچىلىققا دۇچ كەلسە، دەرھال « قۇرئان كەرىم » گە مۇراجىئەت قىلاتتى. ھەتتا ئۇلارغا « قۇرئان كەرىم » نىڭ بۇنچىلىك تەسىر كۆرستىشى بىر تەرەپتىن ئۇلارنىڭ« قۇرئان كەرىم »نىڭ ئۇلمەس بىر ھەقىقەت ئىكەنلىكىنى ھەققىي بىر مۆجىزە ئىكەنلىكىنى تونۇپ يەتكەنلىكىدە بولسا، يەنە بىر تەرەپتىن پىكىر يۈرگۈزۈش ئارقىلىق ھېس قىلغانلىقىدا ئىدى.

ساھابىلار، بولۇپمۇ ئەبۇ بەكرى، ئۆمەر، ئوسمان ۋە ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم قاتارلىق مەشھۇرساھابىلار بارلىق ئىشلىرىدا « قۇرئان كەرىم » نىڭ روھىغا ئۇيغۇن ئىش كۆرگەنلىكتىن ئاللاھ ئۇلاردىن رازى بولۇپ، ئۇلارغا نازۇ نېمەتلىك جەننەتلەرنى ئاتا قىلغان. ئۇلار تۆۋەندىكى ئايەتلەرنى ئوقۇغاندىن كېيىن، ئۇنى ئۆزلىرىگە دەستۇر قىلىۋالدى. «ئى مۆمىنلەر! بىز سىلەرنى رىزىقلاندۇرغان ھالال نەرسىلەردىن يەڭلار، ئەگەر ئاللاھقىلا ئىبادەت قىلىدىغان بولساڭلار، ئاللاھقا (يەنى ئاللاھنىڭ ھەددى ھېسابىسىز نېمەتلىرىگە)شۈكۈر قىلىڭلار. ئاللاھ سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋاننى، قاننى، چوشقا گۆشىنى ئاللاھتىن غەيرىنىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى

ئېيتىلىپ بوغۇزلانغان ھايۋاننى يېيىشنى ھارام قىلدى. كىمكى ئۆز ئىختىيارىچە ئەمەس، ئىلاجسىزلىقتىن (يۇقىرىقى ھارام قىلىنغان نەرسىلەردىن) ھاياتىنى ساقلاپ قالغۇدەك يېسە، ئۇنىڭغا ھېچ گۇناھ بولمايدۇ. ئاللاھ ناھايىتى مەغپىرەت قىلغۇچىدۇر، ناھايىتى مېھرىباندۇر.» (بەقەر سۈرىسى 172 ـ 173 ـ ئايەتلەر) « سىلەرگە ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان، چوشقا گۆشى، ئاللاھتىن غەيرىنىڭ (يەنى بۇتلارنىڭ) نامى تىلغا ئېلىنىپ بوغۇزلانغان ھايۋان، ئۇرۇپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، (ئېگىزدىن)يىقىلىپ ئۆلگەن ھايۋان، (ھايۋانلار تەرىپىدىن) ئۈسۈپ ئۆلتۈرۈلگەن ھايۋان، يىرتقۇچ ھايۋانلار يېرىپ ئۆلتۈرۈپ يېگەن ھايۋان (نىڭ گۆشىنى يېيىش) ھارام قىلىندى. لېكىن(يۇقىرىقى بەش تۈرلۈك ھايۋاندىن جېنى چىقمىغان چاغدا) بوغۇزلىغانلىرىڭلار ھالال بولىدۇ. ھەمدە بۇتلارغا ئېلىپ بېرىلىپ ئۇنىڭ يېنىدا بوغۇزلانغان ھايۋانلار ھارام قىلىندى» (مائىدە سۈرىسى 3 ـ ئايەت)

### 1333ـسۇئال: ساھابىلارنىڭ قۇرئان كەرىم ئايەتلىرىنى قانۇن دەستۇر قىلىۋالغانلىقى ھەققىدىكى مىساللار

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئەزەر بەيجاندا تورۇشلۇق قوشۇنغا مۇنداق دەپ مەكتۇپ يازغان: «ئۇقۇشۇمچە سىلەر يېمەك ئىچمەكلىرى بىلەن كىيىم كېچەكلىرىگە ئۆلۈك (ھارام) ئارىلاشقان بىر زېمىندا ياشاۋېتىپسىلەر، ئۇنداق بولغان ئىكەن ھالال بولمىغان نەرسىلەرنى ھەرگىز يېمەڭلار» ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئۇتبە ئىبنى مەرقەدنى ئىسلام دۆلىتىنىڭ چېگرىسىدىن ئۆتۈپ تىجارەت قىلىدىغان ئەھلى ھەرب سودىلىگەرلىرىدىن ئۆشرە زاكات يىغىدىغان خادىم قىلىپ تەيىنلىگەندە، ئۇتبە مەدىنە مۇنەۋۋەرەدىكى دۆلەت خېزىنىسىغا 40000 دىرھەم ھاراقنىڭ ئۆشرىسىنى ئەۋەتكەن. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا كايىپ مۇنداق دەپ مەكتۇب يازغان: سەن ئەڭ ھەقىقەتپەرۋەر مۇھاجىر تۇرۇپ، ماڭا ھاراقنىڭ ئۆشرە زاكاتلىرىنى ئەۋەتىپسەن. ئاللاھ بىلەن قەسەمكى بۇندىن كېيىن سېنى ھېچ قانداق بىر خىزمەتكە تەيىنلىمەيمەن.» ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇنى ھەممە ئادەمگە خەۋەر قىلىپ، ئۇتبەنىڭ ئەۋەتكەن ماللىرىنى قوبۇل قىلمىغان. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، سەمۇرە ئىبنى جۇندۇب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ كاپىرلارنىڭ ھاراق، تۆڭگۈزلىرىدىن ئۆشرە زاكات يىغىۋاتقانلىقىدىن خەۋەر تاپقاندىن كېيىن: « ئىراق خىزمەتچىمىز سەمۇرەگە ئاللاھ لەنەت قىلسۇنكى، مۇسۇلمانلارنىڭ ئولجىسىغا ئۆزىمۇ، پۇلىمۇ ھارام بولغان ھاراق بىلەن تۆڭگۈزنىڭ پۇلىنى ئارىلاشتۇرىۋەتتى.» دېگەن.

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كۇفىدە « زەرارە » دىگەن بىر قىشلاقتىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئۇ قىشلاقتا ھاراق سېتىۋاتقانلىقىنى بىلىپ قالىدۇـدە باشقىلاردىن: «بۇ قىشلاقتا قانداق بارغىلى بولىدۇ»، دەپ سورايدۇ. باشقىلار بابۇلجىسىردىن بارغىلى بولىدۇ، دەيدۇ. بىرەيلەن: « ئى ئەمىرۇلمۇئمىنىن! سىزگە بىز كېمە ئېلىپ كېلىپ سىزنى قىشلاققا يەتكۈزۈپ قۇيايلى » دېگەندە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «بۇ زومىگەرلىك، بىزنىڭ زومىگەرلىك قىلىشقا ھېچقانداق ھەققىمىز يوق، شۇڭا بىز بابۇلجىسىرغا پىيادە بېرىشىمىز كېرەك» دەپ، ئۇ يەرگە پىيادە بارىدۇـ دە كىشىلەرگە بۇيرۇپ بۇ قىشلاقنى كۆيدۈرۈۋېتىدۇ.

خۇلەپائى راشىدىنلار بىزگە ئوخشاش تەتۈر جۆيلۈپ : « ھاراق، تۆڭگۈز، ئۆزى ئۆلۈپ قالغان ھايۋان، قان قاتارلىقلار.... بايلىق، بۇنى ۋەيران قىلىش، مىللىي ئىگىلىكنى ۋەيران قىلىش، مىللىي ئىگىلىكنى ۋەيران قىلىش، ماددىي ئىقتىسادنى ۋەيران قىلغانلىق » دېمىگەن ئىدى. چۈنكى

ئۇلارنىڭ ئىقتىساد توغرىسىدىكى كۆزقارشى پۈتۈنلەي « قۇرئان كەرىم »گە ئاساسلانغان بولغاچقا مەنتىققە ئۇيغۇن ئىدى. ئۇنىڭ ئۈستىگە ئۇلار پۇلاتتەك دەلىل ئىسپاتلار تۇرۇقلۇق ئۆز مەيلىچە ئىجتىهاد قىلمىز، دەپ ئاۋارە بولمايتتى. « ئى ئىمان ئېيتقان كىشلەر! (ھەقىقي) مۆمىن بولساڭلار، ئاللاھ (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك) قىلىشتىن ساقلىنىڭلار، (كىشلەرنىڭ زىممىسىدا) قېلىپ قالغان جازانىنى(يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار، ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار، بىلىڭلاركى، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلدۇ، ئەگەر (جازانە قىلىشتىن) تەۋبە قىلساڭلار، (قەرز بەرگەن)سەرمايەڭلار ئۆزەڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارنى زىيان تارتقۇزمايسىلەر، ئۆزەڭلەرمۇ زىيان تارتمايسىلەر.» (بەقەر سۈرىسى 278- 279- ئايەتلەر)

ئىسلام تارىخىدا ھېچقانداق بىر ساھابىنىڭ قايسى خىلدىكى بولسا بولسۇن جازانە يېيىش توغرۇلۇق ئويلىنىپ باققانلىقىنى ئۇچرىتىش ئەسلا مۇمكىن ئەمەس.

« قۇرئان كەرىم » جازانىنى ھارام قىلغان چاغدا، جازانىنىڭ ھارامىلىقى بىر گورۇھتىن يەنە بىر گورۇھقا ئېغىپ كېتىش، بىر جامائەتتىن يەنە بىر جامائەتنىڭ تەسىرىگە ئۇچرىغانلىقتىن بولماستىن، بەلكى ئىقتىسادىي تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاشتىكى ئەخلاق پرىنسىپىدىن بولغان. ئىسلامدىكى ئىقتىسادىي مۇئامىلە ئەڭ چوڭ پايدىغا ئېرىششتىن بۇرۇن ئىجتىمائى مۇلازىمەت تەڭپۇڭلۇقنى ئىشقا ئاشۇرۇشنى مەقسەت قىلىدۇ.

ئاللاھ مۇسۇلمانلارغا ئىراقنى پەتھى قىلىپ بەرگەن چاغدا، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ ئىراقتەك بىپايان كەڭ زېمىننى ئىراقنى پەتھى قىلىشقا قاتناشقان ئەسكەرلەرگە بۆلۈپ بېرىش، خۇسۇسەن ئەسكەرلەرنىڭ تۆپ مەنپەئەتىگە، ئومۇمەن بارلىق مۇسۇلمانلارنىڭ ئومۇمىي مەنپەئەتىگە خىلاپ، دەپ قاراپ بۆلمەسلىكنى قارار قىلغان. چۈنكى زېمىننى بۆلۈپ بەرگەندە، مۇجاھىدلار مال دۇنيا بىلەن مەشغۇل بولۇپ كېتىپ جىهادنى تەرك ئېتەتتىدە، كەلگۈسىدىكى نۇرغۇن ياخشىلىقلاردىن مەھرۇم قالاتتى. باشقىچە ئېيتقاندا، ناۋادا زېمىن ئەسكەرلەرگە بۆلۈپ بېرىلگىنىدە، ئۇلار زېمىننى گۈللەندۈرۈشنىڭ ھەلەكچىلىكىدە قۇرۇلغۇسى قۇدرەتلىك ئىسلام ئىمپېرىيىسىنىڭ پۇختا ئاساسىنى تىكلەش ئىقتىدارىنى يېتىلدۇرەلمەيتتى.

بىلال ئىبنى رىباھ رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ قاتارلىق بىر تۈركۈم ساھابىلار ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنهۇدىن پەتھى قىلىنغان زېمىننى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمگە ئوخشاش ئەسكەرلەر ئارا بۆلۈپ بېرىشنى قەتئىي تەلەپ قىلدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنهۇ ئىقتىسادىي ۋە سىياسىي قاتماللىقنى بىراقلا بۇزۇپ تاشلاپ، غەم غۇسسىدىن خالاس تېپىش ئۈچۈن« قۇرئان كەرىم » ھەققىدە ئىنچىكىلىك بىلەن مۇلاھىزە يۈرگۈزگەندىن كېيىن، بىر كۈنى رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىلىرىدىن تەركىب تاپقان كېڭەش ھەيئىتىگە خۇشال ھالدا كېلىپ: « مەن قىينچىلىقىمىزنى ھەل قىلىشىمىز ئۈچۈن ئاللاھنىڭ مۇنۇ سۆزىدىن جاۋاب تاپتىم »دېدى. «ئاللاھ پەيغەمبىرىگە غەنىمەت قىلىپ بەرگەن ئەھلى قۇررا (يەنى قۇرەيزە، نەزىر، پەدەك ۋە خەيبەر كۇففارلىرى) نىڭ ماللىرىنى، ئىچىڭلاردىكى بايلار ئارىسىدا قولدىن قولغا ئۆتۈپ يۈرمەسلىكى ئۈچۈن، ئاللاھقا، پەيغەمبىرىگە، پەيغەمبەرنىڭ خىش ئەقرىبالىرىغا، يېتىملەرگە، مىسكىنلەرگە، ئىبنى سەبىللەرگە خاس قىلدى، پەيغەمبەر سىلەرگە بەرگەننى ئېلىڭلار، پەيغەمبەر چەكلىگەن نەرسىدىن چەكلىنىڭلار، ئاللاھتىن قورقۇڭلار. ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ ئازابى قاتتىقتۇر» «( ئۇ غەنىمەتنىڭ بىرقىسمى) يۇرتىدىن ھەيدەپ

چىقىرىلغان، مال مۈلكىدىن ئايرىلغان ) پېقىر مۇھاجىرلارغا خاستۇر، ئۇلار ئاللاھنىڭ پەزلىنى ۋە رازىلىقىنى تىلەيدۇ، ئاللاھقا ۋە ئۇنىڭ پەيغەمبىرىگە ياردەم بېرىدۇ، ئەنە شۇلار (ئىماندا) سادىق ئادەملەردۇر.» «ئۇلاردىن (يەنى مۇھاجىرلاردىن) مەدىنىدە يەرلىك بولغان، ئىمانى كۈچلۈك بولغانلار (يەنى ئەنسارلار) يېنىغا ھىجرەت قىلىپ كەلگەنلەرنى (يەنى مۇھاجىرلارنى) دوست تۇتىدۇ، ئۇلارغا بېرىلگەن نەرسىلەر ئۈچۈن ئىچى تارلىق قىلمايدۇ، ئۇلار مۇھتاج تۇرۇقلۇق (مۇھاجىرلارنىڭ مەنپەئىتىنى) ئۆزلىرىنىڭ (مەنپەئىتى) دىن ئەلا بىلىدۇ، ئۆز نەپسىنىڭ بېخىللىقىدىن ساقلانغانلار مەقسەتكە ئېرىشكۈچىلەردۇر.» (ھەشر سۈرىسى 7 ـ 9 ـ ئايەتلەر)

ساھابىلار بۇ ئايەتنى ئاڭلاپلا، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ زېمىننى بۆلمەي ئۆز ئىگىلىرىدە قالدۇرۇپ، تۆلەم تۆلىتىۋېلىشتىن ئىبارەت ئۇلۇغۋار پىلانىغا قايىل بولۇپ، دەرھال تىز پۈكتى، چۈنكى « قۇرئان »دا ئوتتۇرىغا قويۇلغان سىياسىي، ئىقتىسادىي تۈزۈلمىسىگە تامامەن ئۇيغۇن كېلەتتى. ناۋادا ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ « قۇرئان كەرىم »نىڭ كۆرسەتمىسى بويىچە ئىش كۆرمىگەن بولسا، ساھابىلار ئۇنىڭغا بويسۇنماي مىسلىسىز زور بايلىقنى ئورۇنسىز نابۇت قىلىۋەتكەن بولاتتى. يۇقىرىقىلاردىن مەلۇم بولىدىكى خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ ئىقتىساد توغرىسىدىكى پىكىر تەپەككۇرى « قۇرئان كەرىم »دىن ئېتىلىپ چىقاتتى، ھالبۇكى« قۇرئان » ئۇلارنىڭ ئەنگۈشتىرى ۋە قىبلىنامىسى ئىدى، يىغىپ ئېيتقاندا « قۇرئان كەرىم » خۇسۇسەن خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ، ئومۇمەن ساھابىلارنىڭ ئىقتىسادىي مەپكۇرىسىنىڭ ئاساسلىق مەنبەئى ئىدى.

**1334ـ سوئال: ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقىنىڭ ئىككىنچى مەنبەسى ـ پەيغەمبەر سۈننىتى**

1. ھەممىگە مەلۇمكى سۈننەت « قۇرئان كەرىم » نىڭ باياناتچىسى ۋە ئىزاھلىغۇچىسىدۇر. سۈننەت دېگەن بۇ سۆز «سۈننە ـ قانۇنلاشتۇردى، يولغا قويدى، بايان قىلدى، ئوچۇقلاپ بەردى» دېگەن سۆزدىن تۈرلىنىپ چىققان. ئۇنداقتا ئۇ نېمىنى ئوچۇقلاپ بېرىدۇ؟ ۋەھيىنى، ۋەھيىنىڭ ھۆكمىنى ئوچۇقلاپ بېرىدۇ.

2. سۈننەتنىڭ سۆز ئىبارىلىرىلا ساھابىلارنى ھېچقانداق بىر پىكىر تەپەككۇرغا مۇھتاج قىلماستىن ھەممىنى ئوچۇقلاپ بەرگەن.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زومىگەرلىكنى ياقتۇرمايتتى. شۇڭا ئۇ زومىگەرلىك بىلەن مونوپول قىلغۇچىلارنى ئەيىبلەپ: «كىمكى تائامنى يالغۇز يەيدىكەن، شەكسىز خاتالاشقان بولىدۇ» دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زومىگەرلەر بىلەن مونوپول قىلغۇچىلارنىڭ يامان ئاقىۋەتكە دۇچار بولىدىغانلىقىدىن ئاگاھلاندۇرۇپ: «زومىگەرلەر، مونوپول قىلغۇچىلار ئۆزلىرىنى ئۆلتۈرىۋالغۇچىلار بىلەن بىر قاتاردا ھەشر قىلىنىدۇ. مۇسۇلمانلارنىڭ مال مۈلكىدىن كىچىككىنە بىر نەرسە يەۋالغۇچىلار قاتمۇ قات ئازابقا دۇچار بولىدۇ ھەمدە قىيامەت كۈنى ئاللاھ ئۇلارنى دوزاختا ئەڭ قاتتىق ئازاب بىلەن ئازابلايدۇ، زومىگەرلەر نېمە دېگەن يامان ئاقىۋەتلىك ئادەملەر ھە! شۈبھىسىزكى، ئاللاھنىڭ ئەڭ ئەرزان ماتالىرى غەم قايغۇ، ئەڭ قىممەتى خۇشاللىقتۇر.» «مىھنەتكەشلەر رىزىقلاندۇرۇلىدۇ. زومىگەرلەر لەنەتكە ئۇچرايدۇ» دېگەن. خۇلەپائى راشىدىنلار رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۈننىتىگە ئاساسەن زومىگەرلىككە قارشى تۇرۇپ، ئۇنى ھارام قىلغان.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بازاردا كىشىلەرنىڭ مال مۈلكىنى تالان تاراج

قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ قاتتىق غەزەپلىنىپ: «ئاللاھ چۈشۈرۈپ بەرگەن رىزىقنى يالغۇز ئىگەللىۋېلىپ زومىگەرلىك قىلىۋاتقان بىر تۈركۈم ئادەملەر ئوتتۇرىغا چىقىپتۇ. ھالبۇكى بۇ تولخوتۇن، يېتىم ئوغۇللارنىڭ، بىچارە، مىسكىن ۋە غېرىپ غورەبالارنىڭ ھەققى ئىدى، ئۆزمېھنىتىگە تايىنىپ ھالال ياشاشنى خالىغۇچىلار قاچان بازارلىرىمىزغا كەلسە ئۇلار مېنىڭ ئېزىز مېھمانلىرىم، ئەركىن ھالدا سودا سېتىق بىلەن شوغۇللانسۇن! بىراق، كىمكى قاراڭغۇ بازارچىلىق قىلىپ بازارنى مونوپۇل قىلىۋالماقچى بولىدىكەن، ئۇنداقلارغا قەتئىي رۇخسەت يوق» دېگەن. بىر قېتىم ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مەسچىتتە چېچىلىپ كەتكەن تائاملارنى كۆرۈپ بۇ قانداق تائام دېگەندە، ئۇلار بىزگە يىغىپ بېرىلگەن تائام دېگەن. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، ئاللاھ بۇ تائامنى يىغىپ بەرگەن ئادەمگە ۋە يىغىشقا ھەمكارلاشقان ئادەمگە بەرىكەت ئاتا قىلسۇن دەپ دۇئا قىلغان. ساھابىلار: ئى مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى! بۇ قاراڭغۇ بازاردىن كەلگەن دېگەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ : « كىم بۇنداق قىلدى » دەپ سورىغان، ئۇلار: ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئازاد كەردىسى فەررۇخ بىلەن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئازاد كەردىسى پالانى دېگەن. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ ئىككىسىنى كەلتۈرۈپ: سىلەر مۇسۇلمانلارنىڭ تائامىغا نېمە ئۈچۈن قاراڭغۇ بازارچىلىق قىلىسىلەر دەپ سورىغاندا، ئۇلار: ئى مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى! بىز بۇنى ئۆز پۇلىمىزغا سېتىۋالغان دېگەن. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ : مەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن (مۇسۇلمانلارنىڭ تائامىنى مونوپۇل قىلىۋالغانلارنى ئاللاھ ۋەيرانچىلىق ۋە جۇزام كېسىلىگە دۇچار قىلىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم دېگەن. بۇ چاغدا فەررۇخ ئى مۆمىنلەرنىڭ ئەمىرى! ئاللاھقا ۋە سىلىگە ۋەدە بېرىمەنكى بۇندىن كېيىن ھەرگىز ئۇنداق قىلمايمەن دېگەن. ئەمما ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئازاد كەردىسى ئۆزگىرىپ چىڭ تۇرىۋالغان.

ئەبۇ يەھيانىڭ رىۋايىتىگە قارىغاندا ئۇ جۇزام كېسىلىگە دۇچار بولغان. ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ، ئەلى ئىبنى ئەبى تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ، زومىگەرلىك، قاراڭغۇ بازارچىلىق ۋە مونوپۇللىقتىن چەكلەشتە ئىنتايىن چىڭ تۇراتتى.

3. خۇلەپائى راشىدىنلار، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قايسى يولنى بويلاپ ماڭغان بولسا، شۇ يولنى بويلاپ مېڭىپ، نېمە دېسە شۇنىڭغا بىجانىدىل ئەمەل قىلاتتى. ئۇلارمۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەدىسىنى مۇنداق چۈشىنەتتى.

بىرىنچى، دادىنىڭ خىراجەتتىن قىسىلغان چاغدا بالىنىڭ مال مۈلكىنى ئېلىش ھوقۇقى بار.

ئىككىنچى، دادىنى قەرزدار قىلىشقا بالىنىڭ ھەققى يوق.

4. سۈننەت بەزىدە ئىسلام قانۇنىنى كۆزدە تۇتۇپ، پىكرى جەھەتتە چارە ئىزدەشكە موھتاج. تۆۋەندە ئومۇمەن ساھابىلارنىڭ، خۇسۇسەن خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ پىكرى جەھەتتىكى چارە تەدبىرلىرىنى كۆرسىتىپ ئۆتىمىز:

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايۋاننىڭ جىنايىتى ئارقىلىق كاپالەتنامىنى بىكار قىلىپ:"چارپايلارنىڭ ئەقلى يوق "دېگەن ئىدى. چۈنكى ھايۋانلار ئىگىسىنىڭ ئىرادىسىسىز خالىغان ئىشلارنى قىلىۋېرىدۇ. ھايۋانلار بەزىدە ئىگىسىگە بويسۇنماي، ئىگىسىنىڭ قولىدىن قېچىپ كېتىپ، كىشىلەرگە زىيان زەخمەت يەتكۈزىدىغان ئەھۋاللارمۇ بولىدۇ. ھالبۇكى ھايۋانلارنىڭ ئىگىلىرى ئۇلارنى كونترول قىلالايدۇ ۋە تىزگىنلىيەلەيدۇ. خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ كۆزقارىشىمۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ سۆزىگە ئوپ ئوخشاش ئىدى. ئىگىسى

يوق هايۋاننى ساقلاش ۋە كىشىلەرگە زىيان زەخمەت يەتكۈزۈپ قويۇشتىن توسۇش تولىمۇ قىيىن. ئۇ هالدا باشقىلارنىڭ كىشىلىك هەق هوقۇقلىرىغا تاجاۋۇز قىلغانلىق بولمايدۇ. ئەمما ئىگىسى تەرىپىدىن تىزگىنلەنمىگەن هايۋانلار باشقىلارغا زىيان زەخمەت يەتكۈزۈپ قويسا، زىيانغا هايۋانلارنىڭ ئىگىسى چوقۇم كاپالەتلىك قىلىشى لازىم.

ئەلى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ مۇنداق دېگەن: "مۇسۇلمانلارنىڭ يولدا ياكى بازارلىرىدا چارۋىلىرىنى توختىتىپ قويسا چارۋىلار كەلتۈرگەن زىياننى چوقۇم چارۋىنىڭ ئىگىسى تۆلەيدۇ. چۈنكى ئۇ چارۋىلىرىنى توختىتىپ قويۇش بىلەن باشقىلارنىڭ مۈلكىگە تاجاۋۇز قىلغۇچىدۇر. ئەگەر (بۇنداق قىلىشقا رۇخسەت قىلىنغان) دېيىلسە، بىز دەيمىزكى، ئۇ چارۋىلىرىنى توختىتىشقا ئەمەس، ئۆتكۈزۈپ كېتىشكە رۇخسەت قىلىنغان. هالبۇكى، چارۋىلارنى توختىتىپ قويۇش ئىنسانلارنى تەڭلىكتە قالدۇرغانلىقتۇر. بۇنىڭغا ئاساسەن، ئىجازەت سوراش قانۇنى، ئەقلىي ۋە ئىلمىي جەهەتتىن تىنچ ئامانلىق مەقسەت قىلىنغان. تىنچلىقنى بۇزۇش تۆلەمنى تەقەززا قىلىدۇ.

5. خۇلەپائى راشىدىنلار قۇرئان بىلەن سۈننەتنى ئۆزلىرىنىڭ (ئىقتىسادىي پىكىرمەنبەئى) دەپ قارىسىمۇ، بىراق ئۇلارنىڭ ھەدىسكە بولغان چۈشەنچىسى ئوخشىمايدۇ.

سەلمە ئىبنى ئەكۋەئىدىن رىۋايەت قىلىندۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن:"قۇربانلىق قىلغان گۆشنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلىماڭلار! "پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام يۇقىرىدىكى سۆزنى قىلىپ بىر يىلدىن كېيىن ساهابىلار: "ئى ئاللاهنىڭ ئەلچىسى، بۇ يىلمۇ ئۆتكەن يىلدىكىگە ئوخشاش قىلامدۇق؟ "دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: "يەڭلار ئىچىڭلار ۋە ساقلاڭلار! چۈنكى ئۆتكەن يىل كىشىلەر قىينچىلىق ئەهۋالدا قالغان بولغاچقا، ئۇلارغا ياردەمدە بولۇشۇڭلارنى ئىرادە قىلغانىدىم "دېگەن.

ئۇسمان رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ بۇنىڭدىن بۇرۇنقى هۆكۈمنىڭ ئەمەلدىن قالغانلىقىنى، يەنى قۇربانلىق گۆشلىرىنى ساقلاشنى مەنئى قىلىش هۆكمىنىڭ بىكار قىلىنغانلىقىنى چۈشىنىپ يەتكەن. ئۇسمان رەزىيەللاهۇ ئەنهۇنىڭ نەزىرىدە هۆكۈم ناهايىتى ئايدىڭ بولۇپ، خالىغان ئادەم قۇربانلىق گۆشنى ئۈچ كۈندىلا تۈگىتىۋەتسە، خالىغان ئادەم ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاپ يېسە بولىۋېرەتتى، قۇربانلىق گۆشنى ساقلىغان ئادەم ئۈچ كۈن ئىچىدە يېسىمۇ، سەدىقە قىلسىمۇ بولىۋېرەتتى.

ئەلى ئىبنى ئەبى تالىپ رەزىيەللاهۇ ئەنهۇنىڭ بۇ هەدىسقا قارىتا چۈشەنچىسى مۇنداق ئىدى: "پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ ئالدىنقى هەدىسى كېيىنكىگە هەرگىز توقۇنۇشۇپ قالمايدۇ، يەنى قۇربانلىق گۆشنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلىماسلىق مەسىلىسى بىلەن ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاشقا ئىجازەت بېرىلىش مەسىلىسىدە هېچقانداق بىر زىتلىق يوق. چۈنكى قۇربانلىق گۆشنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلىماسلىق توغرىسىدا پەيغەمبەرئەلەيهىسسالام يوليۇرۇق بەرگەن ۋەزىيەت بىلەن، ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلىسا بولىدىغانلىقى توغرىلىق يوليۇرۇق بەرگەن ۋەزىيەت تۈپتىن ئوخشىمايتتى. روشەنكى، قۇربانلىقنىڭ گۆشنى ساقلاش مەنئى قىلىنىشى ئاچارچىلىق ۋە دىشۋارچىلىق كۈنلىرىدە بولغان بولسا، ساقلاشقا ئىجازەت بېرىلىشى توق، پاراۋانلىق كۈنلەردە بولغان ئىدى. شۇڭا بۇرۇنقى هەدىسنىڭ هۆكمى ئەمەلدىن قالغان دەپ دەۋا قىلىشقا قەتئىي يول يوق.

ئەلى ئىبنى ئەبىي تالىپ رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ سەپەردىن قايتىپ كەلگەن چاغدا، فاتىمە ئۇنىڭ ئالدىغا قۇربانلىق گۆشنى ئېلىپ كەلگەن، ئۇ:"پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام بۇنى نەهيي قىلمىغانمۇ؟ "

دەپ سورىغاندا، فاتىمە: "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇنىڭغا رۇخسەت قىلغان"دېگەن. شۇنىڭ بىلەن ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا كىرىپ: " بۇنىڭدىن سورىغان، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "ئۇنى زۇلھەججىدىن يەنە بىر زۇلھەججىگە قەدەر يېگىن "دېگەن. زەيد ئىبنى ئەلىنىڭ ئىسپاتىغا كۆرە ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ قۇربانلىق گۆشىنىڭ ئۈچتىن بىرىنى تاماققا ئىشلىتەتتى، ئۈچتىن بىرىنى يەيتتى، ئۈچتىن بىرىنى ساقلاپ قۇياتتى. ئىبنى زۇھەرىنىڭ ئازاد گەردىسى ئەبۇ ئۇبەيدىنىڭ رىۋايىتىگە كۆرە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: "ئۈچ كۈندىن كېيىن ھېچ كىم قۇربانلىق گۆشىنى يېمىسۇن"دېگەن. ئىبنى ھەزىم مۇنداق دەيدۇ: "بۇ ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇھاسىرىگە ئېلىنىپ قالغان يىل بولۇپ، سەھرالىق ئەرەبلەر مەدىنە مۇنەۋۋەرگە پېتنە ئۇرۇغىنى چېچىۋەتكەچكە مۇسۇلمانلار ناھايىتى كۆپ مۇشكىلاتقا دۇچ كەلگەن ئىدى. شۇڭا ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنى ئۈلگە قىلىپ كىشىلەرنى قۇربانلىق گۆشىنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلىماسلىقنى بۇيرىغان.

6. خۇلەفائى راشىدىنلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىختىلاپ بولسا، مەلۇم بىر ھادىسىدە بەزىسى يەتكەن سۈننەتكە يەنە بەزىسىنىڭ يېتەلمىگەنلىگىدە ئىدى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: "قۇربانلىق گۆشنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاشقا ئىجازەت "دېگەن ھەدىسىنىڭ ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا يەتكەنلىكى مەلۇم. گەرچە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ مەنئى قىلىش بىلەن ئىجازەت بېرىشتىكى مەقسىتى بىر بىرىگە ئوخشىمىسىمۇ، بۇنىڭدىن ئالدىنقىسىنىڭ ھۆكمىنى بىكار قىلىش مەقسەت قىلىنامدۇ، ياكى ھەر بىر مەسىلىگە قارىتا مۇناسىپ ھۆكۈم قىلىش مەقسەت قىلىنامدۇ؟ ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا "قۇربانلىق گۆشنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاشقا ئىجازەت "دېگەن ھەدىس يەتمىگەچكە، بىرىنچى ھەدىسنىڭ يەنى قۇربانلىق گۆشنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاش مەنئى قىلىندۇ دېگەن ھەدىسنىڭ ھۆكمىگە ئەمەل قىلىشتا قەتئىي چىڭ تۇرغان. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ بۇنىڭدا دادىسى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا ۋارىسلىق قىلغان. مەن مەزكۇر ھەدىس ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇغا يەتمىگەن دېمەكچى ئەمەس. ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قۇربانلىق گۆشنى ئۈچ كۈندىن ئارتۇق ساقلاش ئىجازەت دەپ قارايدىغانلىقى ئېھتىمالغا ناھايىتى يېقىن. قىسقىسى، بۇ خۇلىپائى راشىدىنلارنىڭ ئىقتىسادىي پىكىر ئېقىمىنىڭ كىچىككىنە تاشقىنى.

### 1335-سۇئال: ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقىنىڭ ئۈچىنچى مەنبەسى- ئىجما

ئۆلىمالار ئىجمائ (بىردەك پىكىر) ئۇسۇلىنى تۆۋەندىكىدەك تونۇشتۇرىدۇ: رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۇممەتلىرى ئىچىدىكى مۇجتەھىدلارنىڭ ئەسىرلىرىدىن بىرەر ئەسىردە ئەھكاملاردىن بىرەر ھۆكۈمگە قارىتا بىردەك پىكىر بىرلىكىگە كېلىشى ئىجمائدۇر.

ئېتمولوگلارنىڭ ئىجمائ ھەققىدىكى قارىشى مۇنداق: يۇقىرىدىكى مۇجتەھىدلاردىن بىرەرسى ئۆزىدىن باشقىلارنىڭ پىكرىگە قوشۇلمىسا ئىجمائ ئېتراپ قىلىنمايدۇ. ئىجمائ مەشھۇر ساھابىلارنىڭ زامانىدا ئۆلارنىڭ ئارىسىدىكى ئىجمائ تۈزىدىغان مەرىپەتپەرۋەر مۇفتىلار بولغانلىقتىن ئىنتايىن قولاي ھەم مەنپەئەتلىك ئىدى. لېكىن دۆلەتلەر ئارا ئۆلار پارچىلانغاندىن

كېيىن، ئىجمائ ئىجتىمائىي بىر مۇشكىلاتقا ئايلاندى. نۆۋەتتە ئىجمائ بىزنىڭ ئۆلىمالارنىڭ قالدۇرۇپ كەتكەن تەقلىدى شەرتلىرىگە ھە دەپ ئېسىلىۋالغانلىقىمىزدىن ناھايىتى چىگىشلىشىپ كەتتى. چۈنكى مۇسۇلمان ئۆلىمالارنىڭ ئارىسىدىكى پۈتۈن مۇجتەھىدلارنىڭ بىرەرسى باشقىلارنىڭ پىكرىگە قوشۇلمىسا ئىجمائ ئۆز خۇسۇسىيىتىنى ساقلاپ قالالمايدۇ.

**1336-سۇئال: ھازىرقى دەۋىردىكى ھەر خىل جەمىيەت ياكى بىرلەشمىلەرنىڭ ئىجما شەرتىگە ئۇيغۇن كەلمەيدىغانلىقى**

بۇ يېڭى ۋەزىيەتتە يۈز بېرىۋاتقان مەسىلىلەرنى قاراپ چىقىش ئۈچۈن فىقھىشۇناسلار جەمئىيىتى ياكى بۇيۇك ئۆلىمالار ھەيئەت ئەزالىرى بىرلەشمىسى ياكى ئىجمائىنىڭ ئورنىدا رايونلۇق فەتۋا بىرلەشمىسى قۇرۇپ چىقىش مۇمكىنمۇ؟ مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى بۇنداق قىلغاندا، بۇ بىرلەشمە ۋە ھەيئەتلەرنىڭ ئەزالىرى تۆۋەندىكى بىر قانچە خاھىشقا ئېغىپ كېتىدۇ:

1) ئابرۇيپەرەسلىك، 2) ھوقۇق، 3) ھاكىملارنىڭ زۇلمىغا تاقابىل تۇرالماسلىق، 4) تەقۋادارسىزلىق، 5 ) بىلىمسىزلىك. بۇ بىرلەشمە ۋە جەمئىيەتلەرگە ئەزا بولغان كىشىنىڭ ياكى بىلىمى ئاز، ئابرۇيى يۇقىرى ياكى بىلىمىمۇ، قارشى تۇرۇش ئىقتىدارىمۇ ئاز ياكى بىلىمى كۆپ، تەقۋادارلىقى ئاز بولۇپ، بۇ ئىجمائىنىڭ شەرتىگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. گەرچە بۇ ھەيئەتلەرنىڭ ئەزالىرى بىلىملىك، تەقۋادار، ھەقىقەتتە چىڭ تۇرۇشتا مالامەتتىن قورقمايدىغان بولسىمۇ، يەنىلا ئىجمائىنىڭ شەرتىگە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ.

بىرىنچى، ئۆلىمالار فىقھى ئۇسۇلىنى، ئىسلام قانۇنىنىڭ 4 - ماددىسىغا ئاساسەن "كۆز قاراش"دەپ ئاتايتتى. قىياس: ئىستىھسان (توغرا ھۆكۈم)، ئىستىلاھ ( كۆز قاراش) ئۆلىمالار نەزىرىدىكى توغرا يەكۈن قاتارلىقلارنى ۋە باشقا ئىشلارنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ. مەن "كۆز قاراش " دىگەن سۆزنىڭ ئورنىغا "ئىسلام قانۇنىنىڭ غايىسى "دىگەن سۆزنى ئىستېمال قىلىشنى ئەڭ ئەۋزەل دەپ قارايمەن. چۈنكى كۆز قاراش، ھەقىقەتتە ئىسلام قانۇنىنىڭ مەنبئى ئەمەس، شۇنداقلا ئۇنىڭ مەنبئى بولۇشقىمۇ مۇناسىپ ئەمەس. كۆز قاراش پەقەت قىياستىكى ئىللەتكە، ئىستىلاھتىكى ئومۇمىي مەنپەئەتكە، ئىستىھساندىكى زۆرۈرىيەتكە ئوخشاش، ئەھكاملار ئايدىڭلاشتۇرۇلىدىغان بىر ۋاستىدۇر. قىياس ئىسلام قانۇنىنىڭ ئاساسلىق مەنبئى ئەمەس، بەلكى بىر ئورۇنۇشتۇر. ئورۇنۇش پەقەت ئۆز لايىھەسىگە تايىنىپلا مەنبە بولالايدۇ. نەزەر دائىرىمىزنى تېخىمۇ يىراققىراق ئاغدۇرساق، قىياستىكى ئىللەتنىڭ پەقەت مەۋجۇتلۇق ۋە يوقلۇقتا ھۆكۈمنىلا دەۋر قىلىپ قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسىتى ئىشقا ئاشقاندىلا، شەرىئەتنىڭ ئاساسى بولۇشقا مۇناسىپ كېلىدىغانلىقىنى بىلىۋالالايمىز.

ئىككىنچى، ئىسلام قانۇنىنىڭ غايىسىدىن بىز نېمىنى مەقسەت قىلىمىز؟ شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ھالال ھارامدىن ئىبارەت ئەھكاملارنى مەلۇم مەقسەتكە يېتىش ئۈچۈن قانۇنلاشتۇرۇپ بەردى. چۈنكى ئەھكاملار قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسىتى ئۆز دائىرىسى ئىچىدىلا ئىشقا ئاشۇرۇلمايدۇ. دىمەك، قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسىتى بەندىلەرنىڭ چەكتىن ئېشىپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن قانۇنسىز ھەرىكەتلەرنى چەكلەشتىن ئىبارەت. قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسىتى قانداقتۇر قول كېسىش، جەلدە ئۇرۇش بولماستىن، بەلكى بۇ ئۇسۇل ئارقىلىق ئۆز مەقسىتىگە يېتىشتۇر. ئەگەر قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەلۇم مەقسەت ئۈچۈن چىقارغان ۋاستىسى قانۇن چىقارغۇچىنىڭ كۈتكەن يېرىدىن چىقمىسا قانۇننى ئىجرا قىلىشقا قەتئىي بولمايدۇ.

ئالايلۇق، ساراڭنى جازالاشقا بولمايدۇ. ئۆزىنىڭ چۈرىسىنى ئالغان ئادەمنىڭ نىكاسى ئېتراپ قىلىنمايدۇ. ئالدامچىلىق قانۇنسىزلىق بەلكى هارام. چۈنكى ئۇ قانۇن چىقارغۇچىنىڭ نىشانىغا توسقۇنلۇق قىلىدۇ. قىسقىسى، ئىسلام قانۇنىنىڭ غايىسى فىقھىشۇناسلارنىڭ شەرئىەت ئەهكاملىرىنى قىياس ئارقىلىق يۈرگۈزىدىغان مەنبەدۇر.

ئۈچىنچى، ئىسلام قانۇنىنىڭ خەلىپىلەرنىڭ نەزىرىدىكى ئىقتىساد پىكىر ئېقىمىغا بولغان كونتروللۇقى. ئىقتىسادنىڭ ئۆزگىچە ئالاهىدىلىكلىرىدىن بىرى- دائىملىق هەرىكەتتۇر. بۇ هەرىكەت ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشىدە تۈرتكىلىك رول ئوينايدۇ. چۈنكى كىشىلەرنىڭ پايدا قوغلىشىپ يۈرىشى، ئۇلارنىڭ قانداق قىلغاندا پايدىغا ئېرىشىپ، قانداق قىلغاندا زىيان تارتمايدىغان بىر يولنى تېپىش ئۈچۈن دائىم پىكىر تەپەككۇر قىلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ. بۇنىڭدىن كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىسلام قانۇنى ئىقتىسادىي مۇئامىلىلەرگە توغرا هۆكۈم قىلالايدىغان دائىمى گۈللىنىش تەرەققىياتىغا ئىگە. شۇڭا فىقھىشۇناس ئالىملار، ساهابىلارغا ئوخشاش ئىسلام قانۇنىنىڭ غايىسى بويىچە مەسىلىلەرگە توغرا هۆكۈم چىقىرىپ، خاتالىقلاردىن قەتئىي ساقلىنىشى لازىم.

**1337-سوئال: ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقىدىكى ساهابەلەرنىڭ ئىجمالىرىدىن ئۆرنەكلەر**

1) بىرقانچىلىغان رىۋايەتلەرگە كۆرە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زىنا قىلغان بىر ئادەمنى تاش كېسەك قىلىپ ئۆلتۈرمەستىن يۈز جەلدە ئۇرۇپ، بىر يىللىق سۈرگۈن قىلىشقا هۆكۈم قىلغان. ئەبۇ بەكرىمۇ بىر قىز بىلەن زىنا قىلغان ئادەمنى يۈز جەلدە ئۇرغاندىن كېيىن پالاشقا بۇيرىغان. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاهۇ ئەنهۇمۇ شۇنداق قىلغان. ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاهۇ ئەنهۇمۇ ئۆزىنىڭ دەۋرىدە زىنا قىلغان بىر ئايالنى يۈزجەلدە ئۇرۇپ، خەيبەرگە بىر يىللىق پالىغان. ئەمما ئەلى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ خىلاپەت دەۋرىنىڭ ئاخىرلىرىدا، پالاشتىن مەقسەت زىناغا يېقىنلاشقان جىنايەتچىنى ئۆزى ياشىغان مۇهىتتىن بىرمەزگىل يىراقلاشتۇرۇپ، هەققەتكە قايتۇرۇش هەمدە بۇزغۇنچىلىق ۋە گۇناھ مەئسىيەت ئازگىلىدىن ساقلاپ قېلىش دەپ قاراپ زىناخورنى يۈز جەلدە ئۇرۇپ بولغاندىن كېيىن، بىرييللىق سۈرگۈن قىلىشنىڭ ئورنىغا بىر يىللىق قاماق جازاسى بەرگەن. ئەلى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ مۇنداق دېگەن: ”توي قىلمىغان ئوغۇل بىلەن توي قىلمىغان قىز زىنا قىلسا يۈز جەلدە ئۇرۇلۇپ، قاماق جازاسى بېرىلىدۇ. سۈرگۈن قىلىنمايدۇ.“ئىسلام قانۇنىدا، ئىجارىگە ئالغان ئادەمگە نىسبەتەن، ئىجارىگە ئالغان نەرسە نېمە بولىشىدىن قەتئىينەزەر بۇزۇلسا ياكى بۇرۇنقى هالىتىدىن ئۆزگىرىپ كەتسە تۆلەيدۇ. بۇ ئىسلامنىڭ ئۆزگەرمەس قانۇنىيتى. بۇ قانۇنىيەتكە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالاممۇ، ئەبۇبەكرىمۇ هەرگىز خىلاپلىق قىلمىغان. ماشىنچى (سەيپۇڭ)، ياغاچچى ۋە بۇياقچىلار بەڭباشلىق قىلىپ، پايدا مەنپەئەت قوغلىشىپ رەخنى، ياغاچنى كىسىۋېلىشى ئىسلام قانۇنىغا تۈپتىن خىلاپ. ئىمام ئابدۇررازاقنىڭ رىۋايىتىگە كۆرە ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ بۇياقچىغا بۇزغان نەرسنى تۆلەتكەن.

2) ئىسلام قانۇنى يۇقاپ كەتكەن نەرسىلەرنى تىرىلدۇرۇش نەزەرىيەسىگە ئاساسلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ هەقتە: ”كىمكى بىر زېمىننى ئاۋات قىلىدىكەن، هېچكىمنىڭ ئۇ زېمىننى ئىگەللىۋېلىشقا هەققى يوق.“ بۇنىڭدىن قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسىتى يەر يۈزىنى گۈللەندۇرۇپ، ئۇنىڭدىن ئۇنۇملۇك پايدىلىنىش ۋە بارلىق كىشىلەرگە پاراۋانلىقنى ئومۇملاشتۇرۇشتىن ئىبارەت. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ ئىسلام قانۇنىنىڭ غايىسىنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن تۆۋەندىكى ئۇسۇلنى قوللاندى.(1) ئۆمەر رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ دۆلەتتىن

شەخسلەرگە بۆلۈپ بەرگەن يەرلەردىن بۆلۈپ بېرىلگۈچىنىڭ تاقىتىدىن تاشقىرى ئاۋات قىلالمىغان يەرلەرنى قايتۇرۇۋېلىش توغرىلىق قايتا قايتا ئويلىنىپ ئۇنىڭلىق تەدبىر قوللاندى. شۇبھىسىزكى، رەسۇلۇللاھ ئەقىقنىڭ زېمىنىنى بىلال ئىبنى هارىسقا بۆلۈپ بەرگەنىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپە بولغان چاغدا بىلالنىڭ ئۇ زېمىنىنىڭ ھەممىسىنى گۈللەندۈرۈشكە كۈچى يەتمىگەنلىكىنى كۆرۈپ: "ئى بىلال! كۈچۈڭنىڭ يېتىشچە گۈللەندۈرەلەيدىغان زېمىنىنى ئۆزەڭگە قالدۇر. كۈچۈڭ يەتمىگەنلىرىنى ساھابىلارغا تەقسىم قىلىپ بېرەيلى "دەپ، ئۇنىڭ گۈللەندۈرۈشكە كۈچى يەتمىگەن زېمىنىنى مۇسۇلمانلارغا تەقسىم قىلىپ بەرگەن. (2) كىمكى تېرىلغۇ يېرىنى ئۇدا ئۈچ يىل تاشلاپ قويۇپ گۈللەندۈرمىسە، ئىسلام دۆلىتىدىكى ھەر قانداق بىر پۇقرانىڭ ئۇ زېمىنىنى سېتىۋېلىپ گۈللەندۈرۈش ھەققى بار. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇنى پەقەت ئىسلام قانۇنىنىڭ غايىسىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش يۈزىسىدىنلا شۇنداق قىلغان. باشقىچە ئېيتقاندا ئىسلام دىنىنىڭ قانۇنى ئۆلۈكنى تىرىلدۈرۈشتىن ئىبارەت.(3) ئىسلام قانۇنىدىكى قىياس ئاتالەردە پەرز ئىگىلىرى (ئىسلام قانۇنىدا تەقسىمات ئېلىشقا تېگىشلىك بولغانلار) مىراس ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، باشقىلار ئېلىشقا رۇخسەت، دېمەكتۇر. بۇنىڭدىن كۆرە پەرز ئىگىلىرى ئۇرۇق تۇغقانچىلىق جەھەتتە ئۆلۈككە ئەڭ يېقىندۇر. بۇنىڭدىكى قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقستى ئۆلگۈچىنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرى مىراستىن مۇناسىپ ھالدا پايدىلىنىشتۇر. شۇڭا ئۆلگۈچىنىڭ يېقىن تۇغقانلىرىدىن ئىبارەت مىراسخورلىرى بار يەردە يىراق تۇغقانلىرىغا مىراس بېرىلمەيدۇ. ناۋادا قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقستى قىياس تۈپەيلىدىن بىكار بولۇپ كەتسە، دەرھال قىياسنى تەرك ئېتىپ، قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقستى بويىچە ئىش كۆرۈش لازىم. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خەلىپىلىك دەۋردە بىر ئايال ۋاپات بولۇپ كېتىپ، ئۇنىڭغا مىراسخور بولىدىغان ئېرى، ئانىسى، ئوغۇل بىر تۇغقانلىرى، ئۆزىنىڭ ئوغۇل قېرىنداشلىرى قېلىپ قالىدۇ. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇ مەسىلە توغرىلىق ئۇزاق ئويلانغاندىن كېيىن، قىياس ئارقىلىق ئۇ ئايالنىڭ ئېرىگە مىراسنىڭ يېرىمىنى، ئانىسىغا ئالتىدىن بىرىنى، ئانىنىڭ ئوغۇل بىر تۇغقانلىرىغا ئۈچتىن بىرىنى بەرسە، ئايالنىڭ ئوغۇل بىر تۇغقانلىرىغا مىراستىن ھېچ نەرسە قالمايدىغانلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ، قىياسنى تەرك ئېتىپ، قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقستىگە مۇناسىپ ھالدا ئايالنىڭ ئوغۇل بىر تۇغقانلىرىغىمۇ، ئانىنىڭ ئوغۇل بىر تۇغقانلىرىغا ئوخشاش مىراس بەرگەن. ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ شۇنداق قىلغان. ئەمما ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۇنداق قىلمىغان. (4) رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋە ئەبۇبەكرىنىڭ دەۋردە، مۇسۇلمانلار كاپىرلاردىن ئۇرۇشتا غەنىمەت ئالغان زېمىن قاتارلىق نەرسىلەرنىڭ بەشتىن تۆت قىسمىنى مۇجاھىدلارنىڭ خىراجىتىگە ۋەئۆلارنى جىھادقا سەپەرۋەر قىلىشقا سەرپ قىلىنغان. لېكىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۆزىنىڭ خىلاپەت دەۋردە پەتھى قىلىنغان ئىراق زېمىنىنى ۋە باشقا غەنىمەتلەرنى مۇجاھىدلارغا بۆلۈپ بەرگەندە مول ھوسۇللۇق بۇ مۇنبەت زېمىنىنىڭ ئىگىدارلىق ھوقۇقى بىر ئادەمگە مەركەزلىشىپ قېلىپ، مال دۇنيا ئۇنىڭ جىھادقا چىقماسلىقىغا توسالغۇ بولۇپ قالماسلىقى ئۈچۈن، ئىسلام قانۇنىنى ئەمەلگە ئاشۇرۇشنىڭ بىردىن بىر يولى "پەتھى قىلىنغان يەرلەرنى مۇجاھىدلارغا تارقىتىپ بەرمەي، ئۆز ئىگىلىرىدە قالدۇرۇپ، دۆلەتكە كىرىم بولۇش ئۈچۈن يەر ئىگىلىرىدىن مەلۇم مىقداردا تۆلەم تۆلىتىپ بۇنى مۇجاھىدلارنىڭ خىراجىتىگە سەرپ قىلىپ، جىھادنىڭ ئۈزلۈكسىز داۋام قىلىشىغا كاپالەتلىك قىلىش لازىم "دەپ كۆرسەتتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن كېيىنكى

خەلىپىلەرمۇ بۇ كۆرسەتمە بويىچە ئىش كۆردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ۋە ئەبۇ بەكرىنىڭ زامانىدا "ئۇشرە ئېلىش "جارى قىلىنمىغان، لېكىن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ساھابىلەرگە بۇ ھەقتە كېڭەشىپ، ئۆشرە ئېلىشنى يولغا قويغان تۇنجى كىشى بولۇپ قالغان. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قارىشىدا بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ تۈپ مەنپەئەتىگە ئىنتايىن ئۇيغۇن ئىدى. بۇنى تۆۋەندىكىدەك چۈشەندۈرىمىز:

1ـ ئىسلام دۆلىتىگە كىرىدىغان تاشقى سودا كىرىمى زۆرۈر خام ئەشيا مەنبەسىدىن ئىبارەت.

2ـ دۆلەت غەيرى مۇسۇلمان سودىگەرلىرىدىن ئالىدىغان ئۆشرە مۇسۇلمانلارنىڭ بەيتۇلمالى ئۈچۈن پۈتمەس تۈگمەس بايلىق مەنبەسىدۇر.

3 ـ ئۆشرىنىڭ پەرز قىلىنىشى ھۆكۈمەتنىڭ تاشقى سودىغا بولغان نازارەتچىلىكىنى مەقسەت قىلغان. بۇ ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈشتە كەم بولسا بولمايدىغان بىر ئىش. چۈنكى دۆلەت ئۆزىگە كېرەكلىك بايلىق مەنبەلىرىنى قوبۇل قىلىش ياكى قىلماسلىق كۈچىگە ئىگە.

4 ـ مۇسۇلمانلارغا مەنپەئەت يەتكۈزۈش قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسەتلىرىدىن بىرى. ھەتتا قانۇن چىقارغۇچى بۇ مەنپەئەتنىڭ ئورنىغا مۇناسىپ ساۋاب بېرىدۇ.

5 ـ ئىسلام قانۇنىدا ئىتائەت قىلغانغا ھەق ئېلىش جائىز ئەمەس. جۈملىدىن ئەزان شۇ ئىتائەتلەرنىڭ بىرسى. شۇڭا ئۇنىڭغا ھەق ئېلىش جائىز ئەمەس. بۇنىڭدىكى قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقستى دىنىنىڭ كەسپكە ئايلىنىپ قالماسلىقىدىن ئىبارەت. چۈنكى نۇرغۇن كىشىلەر ياخشى كۆرۈپ ئەمەس، تۇرمۇش ھەلەكچىلىكىدە دىننى كەسپكە ئايلاندۇرۋالىدۇ. دىن بۇنىڭدىن پاك ۋە مۇنەززەھتۇر. ئىتائەت قىلىش ئاللاھنىڭ ھەققى. شۇڭا ئۇنىڭغا ھەق ئېلىشقا بولمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭغا ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ھەق بېرىلىدۇ. لېكىن كىشىلەر ھەق ئالمىسا، ئىتائەتتىن باش تارتسا قانداق قىلىش كېرەك؟ ئۇلارغا ھەق بېرىلەمدۇ؟ ياكى ئىسلام مىللەتلىرىگە زىيان زەخمەت يەتسە ھەق بېرىش جائىز ئەمەسمۇ؟ قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسىتىگە زىت كېلىپ قالىدىغان ئەھۋال ئاستىدا ئۇلارغا شەرتسىز ھەق بېرىش كېرەكمۇ؟ ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىتائەت قىلىشقا ھەق ئېلىش جائىز ئەمەس، ئەمما ئىتائەت قىلىشقا رىغبەتلەندۈرۈش يۈزىسىدىن ئىتائەت قىلغۇچىغا مۇكاپات بېرىش جائىز، چۈنكى بۇنىڭ بىلەن قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقستى ئەمەلگە ئاشىدۇ. مۇكاپات ئالغۇچى ئىتائەت قىلغىنىغا ھەق شەرت قىلماستىن، ئاللاھتىن ساۋاب ئۈمىد قىلىدۇ. ھالبۇكى، دۇنيانىڭ ساۋابىنى ئاخىرەتنىڭ ساۋابىغا قوشۇش بىلەن ئاخىرەتنىڭ ساۋابى كېمىيىپ كەتمەيدۇ دەپ قاراپ تۆت نەپەر مۇئەززىنغا بەيتۇل مالدىن تەمىنات بېرىپ، مۇئەززىنلارغا تەمىنات بەرگەن تۇنجى شەخس بوپ قالغان.

بۇ ئومۇمەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىش ئىزلىرىغا ۋارىسلىق قىلغان ئەلا ياخشى كىشىلەرنىڭ قانۇن نىزاملىرىدىن بىر نىزام. خۇسۇسەن ئىقتىسادى پىكىر تەپەككۇر خەزىنىسىنى ئىسلام قانۇنىنىڭ مەقسىتىگە ماس ھالدا بايلىق مەنبەسى قىلغان خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ ئازغىنا پىكىر ئېقىم تاشقىنىدۇر. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "مېنىڭ سۈننىتىمگە ۋە مەندىن كېيىن توغرا يول ئۈستىدىكى خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ سۈننىتىگە ئەگىشىش سىلەرنىڭ باش تارتىپ بولمايدىغان مۇقەددەس بۇرچۇڭلار "دېگەنىدى.

# ئىككىنچى باپ. ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ مەقسىدى

## 1338 ـ سوئال: ئىقتىسادنىڭ ئىسلامدىكى ئورنى

ھەر قانداق بىر ئەقىل ئىگىسى پۇل ــ مال، ئىقتىسادنىڭ جان تومۇرى ئىكەنلىكىنى، پۇل مالسىز ئىقتىسادنىڭ مەۋجۇت بولۇپ تۇرالمايدىغانلىقىنى ھەرگىز ئىنكار قىلمايدۇ. چۈنكى كان كارخانىلارنى قۇرۇپ چىقىش، تېرىلغۇ يەر بەرپا قىلىش تاۋار ئالماشتۇرۇش.... قاتارلىق ئىشلارنىڭ ھەممىسى پۇل مالغا مۇھتاج. كىشىلىك ھاياتتىكى ئىقتىسادنىڭ جان تومۇرى بولغان پۇل مال ئىسلام دىنىدا يامان يولغا ئىشلەتمەسلىك شەرتى ئاستىدا خەيرى ئېھسان "دەپ ئاتالدى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «مېلىڭلاردىن نېمىنى خەيرى ئېھسان قىلماڭلار ئۆز ئۆزەڭلارنىڭ پايدىسى ئۈچۈندۇر. سىلەر پەقەت ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈنلا خەير ئېھسان قىلىسىلەر (يەنى خەيرى ئېھسانىڭلار ئۈچۈن ئاللاھنىڭ رازىلىقىدىن باشقىنى كۆزدە تۇتماڭلار) مېلىڭلاردىن نېمىنى خەير ئېھسان قىلماڭلار، سىلەرگە ئۇنىڭ ساۋابى تولۇق بېرىلىدۇ. سىلەرگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ. (يەنى قىلغان ياخشى ئەمەللىرىڭلارنىڭ ساۋابى كەمەيتىلمەيدۇ.) » (بەقەر سۈرىسى 272ـ ئايەت).

ئاللاھ پۇل مالنى ھاياتى دۇنيانىڭ زىننىتى قىلدى. ئىقتىساد ئارقىلىق ئاللاھنىڭ بارچە مەخلۇقاتى ئۆز جامالىنى نامايەن قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: «ماللار ۋە بالىلار دۇنيا تىرىكچىلىكىنىڭ زىننىتىدۇر.» ( كەھف سۈرىسى 46 ـ ئايەت ) «سىلەرگە ئاللاھ ئاتا قىلغان مال مۈلۈكنىڭ بىر قىسمىنى ئۇلارغا بېرىڭلار » (نۇر سۈرىسى 33 ـ ئايەت).

ئاللاھ بەندىلىرىنى پۇل مال ئارقىلىق سىنايدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ:« سىلەرگە نۇرغۇن مال ۋە ئەۋلادلار ئاتا قىلدۇق، سانىڭلارنى كۆپ قىلدۇق ». (ئىسرائ سۈرىسى 6 ـ ئايەت).

مال مۈلۈك، ئىنسان ئىقتىسادىنىڭ ئاساسى، مال مۈلۈكنى ئاللاھ ئىسلاھاتىنىڭ ۋاستىسى قىلدى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « پاكلىنىش ئۈچۈن مال مۈلۈكنى (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدىغان ئادەم ئۇنىڭدىن (يەنى ئوتتىن) يىراق قىلىنىدۇ » .( لەيل سۈرىسى 17 ـ 18 ـ ئايەت).

جەمئىيەتتە ياخشىلىق قىلىش ۋە ئادالەت نۇرى ئاستىدا ئىسلاھ قىلىنىدۇ. « ئاللاھنىڭ يولىدا مېلىڭلا بىلەن جېنىڭلار بىلەن جىھاد قىلغايسىلەر.» (سەف سۈرىسى 11ـ ئايەت). جىھاد ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن زۆرۈرىيەت بولۇپ قالماستىن، بەلكى جەمئىيەتنى پىكىر ۋە ئىقتىسادى جەھەتتە ئىسلاھ قىلىدىغان مۇھىم ۋاستىلىرىدۇر. شۇڭا ئاللاھ پەقىرلىق بىلەن مال مۈلۈكنىڭ ئازلىقىنى ھەر بىر باسقۇچتا ئاسانلىقچە بۆسۈپ ئۆتۈپ كەتكىلى بولمايدىغان تۇسالغۇ ۋە ئىمتىھان قىلدى. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: « بىز سىلەرنى بىر ئاز قورقۇنچ بىلەن بىر ئاز قەھەتچىلىك بىلەن ۋە ماللىرىڭلارغا، جانلىرىڭلارغا، بالىلىرىڭلارغا، زىرائەتلىرىڭلارغا يېتىدىغان زىيان بىلەن چوقۇم سىنايمىز، (بېشىغا كەلگەن مۇسىبەت زىيان زەخمەتلەرگە) سەۋرى قىلغۇچىلارغا جەننەت بىلەن خوش خەۋەر بەرگىن . » ( بەقەر سۈرىسى 155 ـ ئايەت). )

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ۋاپاتىدىن كېيىن ئەبۇ بەكرى مال مۈلۈكنىڭ قەدىر قىممىتىنى ياش ئىسلام دۆلىتىنى تېخىمۇ مۇستەھكەملەش جەريانىدىكى ئەمەلىيەت جەريانىدا تېخىمۇ چوڭقۇر چۈشىنىپ يېتىپ زاكاتنى مەنئى قىلغۇچىلارنى ئۆلتۈرۈشكە ئالدىراپ: "ئاللاھ بىلەن قەسەمكى ناماز بىلەن زاكاتنىڭ ئارىسىنى ئايرىغۇچىلار بىلەن چوقۇم ئۇرۇش قىلىمەن. (يەنى ناماز ئوقۇپ زاكات بەرمىگەنلەرنى ئۆلتۈرىمەن) چۈنكى زاكات مال مۈلۈكنىڭ ھەققى "دېگەنىدى. فۇقەھالارمۇ بۇنىڭ قىممىتىنى چوڭقۇر چۈشىنىپ يەتكەن. ئىمام سەئىد ئىبنى مۇسەييەب مۇنداق

دېگەن: ”پەرۋەردىگارىغا ئىبادەت قىلىدىغان لېكىن ئۆزىنى قوغداپ باشقىلارغا مۇھتاج بولۇپ قالماسلىق ئۈچۈن مال مۈلۈكنى ياخشى كورمەيدىغان ئادەملەردە خەيرىيەت يوق.

**1339 ـ سوئال: ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقنىڭ مەقسىدى**

ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ مەخسەتلىرىنى ئۈچ نۇقتىغا يىغىنچاقلاش مۇمكىن: دۆلەت ئىقتىسادىنى گۈللەندۈرۈش، ئىنسانىنى بەخت سائادەتلىك قىلىش، بايلىقنىڭ چېچىلىپ كېتىش سەرىپىياتىنى تۆۋەنلىتىش.

**1340 ـ سوئال: ئىسلامدا ئىقتىسادنى تەرەققى قىلدۇرۇشنىڭ ئۇسۇلى**

ئىقتىسادنى ئىككى خىل ئۇسۇل ئارقىلىق تەرەققى قىلدۇرۇش مۇمكىن.

بىرىنچى، مەبلەغ سېلىنغان سەرمايىنى كۆپەيتىش. ئىككىنچى، كۆپلەپ مەبلەغ سېلىپ بايلىقنى كۆپەيتىش.

**1341 ـ سوئال: سەرمايىنى كۆپەيتىشتە ھەممە ئىمكانلاردىن پايدىلىنىش**

مەبلەغ سېلىنغان سەرمايىنى كۆپەيتىش. مەبلەغ سېلىنغان سەرمايىنى كۆپەيتىش ئۈچۈن مەيلى شەخس ياكى دۆلەتنىڭ بولسۇن ھەممە ئىمكانلاردىن تولۇق پايدىلىنىش لازىم. ھەممە ئىمكانلار دېگىنىمىز: ئىشلىتىلمەي بىكار تۇرىدىغان نەخ پۇل ۋە يەر زېمىن، كارخانا، زاۋۇتلارغا ئوخشاش ئىشلەپ چىقىرىش ۋاستىلىرىدىن ئىبارەت. ئىسلام دىنىدا بۇ ئىمكانلاردىن پايدىلىنىش ۋاجىب قىلىنغان. گەرچە ئۇ دۆلەتنىڭ ياكى شەخسنىڭ بولسۇن، ئەمما شەخسلەرگە مال مۈلۈك توپلاپ سەرپ قىلماي يىتۈۋېلىش ھارام قىلىنغان. «ئالتۇن، كۈمۈش يىغىپ ئۇنى ئاللاھ يولىدا سەرپ قىلمايدىغانلارغا (دوزاختا بولىدىغان قاتتىق ئازاب بىلەن بېشارەت بەرگىن .» (تەۋبە سۈرىسى 34 ـ ئايەت).

**1342 ـ سوئال: زېمىندىن پايدىلىنىشنىڭ ۋاجىپ ئىكەنلىكى ۋە مەسىللىرى**

ئىسلام دىنىدا ئىشلىتىلمەيدىغان زېمىندىن مەيلى شۇ زېمىننىڭ ئىگىلىرى بولسۇن ياكى باشقىلار بولسۇن تاشلاپ قويماي ئۈنۈملۈك پايدىلىنىش ۋاجىب قىلىنغان. بۇنىڭدىن مەقسەد تىرىلغۇ يەرلەرنى ۋە ئىشلەپ چىقىرىش ۋاستىلىرىنى تاشلاندۇق نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويۇشتىن قاتتىق ئاگاھلاندۇرۇش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «تېرىلغۇ يېرى بار ئادەم ئۆزى ئۇ يەردە تېرىقچىلىق قىلسۇن ياكى قېرىندىشىغا بەرسۇن. قېرىندىشىغا بەرمىسە زېمىننى ئۆزى گۈللەندۈرسۇن». ئەبۇ بەكىر، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب، ئوسمان ۋە ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇملار زېمىننى مول ھوسۇلنىڭ ئۈچتىن بىرىنى بېرىش شەرتى ئاستىدا باشقىلارغا بېرەتتى. بىر ئادەم ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا كېلىپ «پالانى يەر ئالغان ئىدى» دەپ شىكايەت قىلغاندا، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ جاۋابكاردىن بۇ توغرىلىق سورىغان. جاۋابكار مۇنداق جاۋاب بەرگەن: «مەن يەرنىڭ يېرىمىنى ئالدىم چۈنكى مەن ئۆستەڭ چېپىپ سۇ باشلاپ كەلدىم ۋە ئۇ يەرنى ئاۋات قىلدىم»، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ جاۋابكارنىڭ جاۋابىنى ئاڭلاپ: «بۇيېتۇ» دېگەن. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەپ قارايتتى «ناۋادا يەرنىڭ ئىگىسى ئۈچ يىلغىچە يەردىن ياكى ئۆزى پايدىلانماي ياكى باشقىلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈن بەرمەي ئاق قويۇپ قويسا ئىسلام دۆلىتىدىكى ھەر قانداق بىر پۇقرانىڭ يەر ئىگىسىدىن ئىجازەت ئالماستىنلا ئۇ يەردىن پايدىلىنىش ھەققى بار.»

تاشلاندۇق يەرنى ئاۋات قىلغان ئادەم ئاۋات قىلغان يەرگە ئۆز ئىگىسىدىنمۇ بەكرەك ھەققى

بارمۇ؟ بۇ توغرىلىق ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن قىلىنغان رىۋايەت بىر بىرىگە ئوخشمايدۇ. ئەبۇ يۇسۇفنىڭ رىۋايىتىگە كۆرە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جۇھەيىن قەبىلىسىنىڭ ئاۋات قىلىنمىغان يېرىنى كىشىلەرگە بۆلۈپ بەرگەن. كېيىن يەرنى ئاۋات قىلغان ئادەم بىلەن ئەسلى يەرنىڭ ئىگىلىرى داۋالىشىپ قېلىپ ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئالدىغا بارغاندا، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ «ناۋادا يېرىڭلارنى مەن ياكى ئەبۇ بەكىر باشقىلارغا تەقسىم قىلىپ بەرگەن بولساق ئىدۇق، ئەلۋەتتە مەن يېرىڭلارنى ئۆزەڭلەرگە قايتۇرۇپ بېرەتتىم. بىراق بۇنى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تەقسىم قىلىپ بەرگەن بولغاچقا سىلەرگە ھەرگىز قايتۇرۇپ بېرەلمەيمەن. كىمكى يېرىنى ئۈچ يىل تىرىماي تاشلىۋېتىپ ئاۋات قىلمىسا ئاندىن باشقا بىرئادەم ئۇ يەرنى ئاۋات قىلسا ئاۋات قىلغان ئادەم ئىگىسىگە قارىغاندا ھەقلىقراقتۇر» دېگەن. ئەبۇ ئۇبەيدىنىڭ بىر رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: « ناۋادا ئاۋات قىلغان ئادەم يەرنى بىر قېتىم ئاۋات قىلىپ يەنە بىر قېتىم تاشلاپ قويسا يەرنىڭ ئىگىسى خالىسا يەرنى قايتۇرۇۋېلىش ھەققى بار». يەھيا ئىبنى ئادەمنىڭ رىۋايىتىدە مۇنداق دېيىلگەن: « ئەگەر تاشلاندى زېمىن (يەر) دۆلەتنىڭ يېرى بولسا، يەر ئاۋات قىلغان ئادەمنىڭ بولىدۇ. ناۋادا ئۇ خۇسۇسى يەر بولسا، يەرنى پۇلغا سېتىۋالىدۇ». بىر ئادەم ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا كېلىپ مۇنداق دېگەن: «مەن ئىگىسى كۆچى يەتمىگەچكە تاشلىنىپ قالغان بىر پارچە يەرنى ئۆستەڭ چېپىپ سۇ باشلاپ كېلىپ تېرىقچىلىق قىلىپ، مول ھوسۇل ئالدىم» دېگەندە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: «ئالغان مول ھوسۇلنى خاتىرجەم يەۋەرگىن، ھالبۇكى، سەن بۇزغۇنچى ئەمەس، ئىسلاھ قىلغۇچى. ۋەيران قىلغۇچى ئەمەس، ئاۋات قىلغۇچى» دېگەن. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ سۆزىگە مۇنۇ ئايەتنى دەلىل كەلتۈرگەن: « يەر يۈزى ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ مۈلكىدۇر. ئاللاھ ئۇنىڭغا بەندىلىرىدىن ئۆزى خالىغان كىشىلەرنى ۋارىس قىلىدۇ. ياخشى ئاقىۋەت تەقۋادارلارغا مەنسۇپ.» ( ئەئراف سۈرىسى 128 ـ ئايەت).

ئىمام باقىر (ئاللاھ ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن) ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن رىۋايەت قىلىپ مۇنداق دېگەن: «كىمكى زېمىننى تاشلاپ قويۇپ خاراب قىلىۋەتسە مۇسۇلمانلاردىن بىرەرسى ئۇ زېمىننى ئاۋات قىلسا، ئاۋات قىلغان ئادەم ئۇ زېمىنغا تاشلاپ قويغان ئادەمگە قارىغاندا ھەقلىقراقتۇر». ئاللاھ زېمىننى ئىشلەپچىقىرىش، مول ھوسۇل ئېلىش، پايدىلىنىش ئۈچۈن ياراتقان. زېمىندىن مول ھوسۇل ئالماسلىق، زېمىننىڭ تەبىئىتىنى يوقاتقانلىق. زېمىننى ئۆز تەبىئىتىگە قايتۇرغان ئادەم پەزىلەتلىك ئادەمدۇر.

ئاللاھ زېمىننى ھېچ بولمىغاندا ھاجەتمەنلەرنىڭ ئارىيەتكە ئېلىپ بولسىمۇ پايدىلىنىشىغا توسقۇنلۇق قىلغان ئادەملەرنى قاتتىق ئەيىبلەش بىلەن بىر ۋاقىتتا قازان قۇمۇچ، قاچا قۇچىلارغا ئوخشاش كۈندىلىك تۇرمۇشتا ئىشلىتىدىغان ئائىلە ئۆسكۈنىلىرىنى مۇھتاجلار پايدىلىنىشى ئۈچۈن توسالغۇ بولغان ئادەملەرگە قاتتىق كايىغان: «دىننى ئىنكار قىلغان ئادەمنى كۆردۈڭمۇ؟ ئۇ يېتىمنى دۆشكەلەيدىغان، مىسكىنگە تاماق بېرىشنى تەرغىب قىلمايدىغان ئادەمدۇر. شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلارنامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ. نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ. ئۇلار قولقا بەرمەيدۇ.» (مائۇن سۈرىسى 1ـ7 ـ ئايەتلەر).

## 1343ـسۇئال: ئىسلام دۆلىتىنىڭ بايلىق مەنبەلىرىدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن بايلىقنى يۇخرالارغا تارقىتىپ بېرىش يوللىرى ۋە مىساللىرى

دۆلەتنىڭ مال مۈلكىگە كەلسەك رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ۋە خەلەپائى

راشدىنلارنىڭ دەۋرىدىكى ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ ئەمەلىيەت جەريانىدا ئىشلىتىلىشى شۇنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇكى، ئىسلام دۆلىتى ئۆزىنىڭ بارلىق بايلىق مەنبەلىرىدىن تولۇق پايدىلىناتتى. بۇ بايلىق مەنبەلىرىنى كىشىلەرگە تارقىتىپ بېرىش ئارقىلىق ئىشقا ئاشقاندى. بايلىقلار كىشىلەرگە تۆرلۈك يوللار ئارقىلىق تارقىتىپ بېرىلگەن.

بىرىنچى، دۆلەتتىن پۇقرالارغا بېرىلگەن سوغاتلار ئارقىلىق. ئەبۇ بەكىر كىشىلەرگە سوغات بېرىشتە ئىمكانىيەتنىڭ بارىچە باب باراۋەرلىكنى ئاساس قىلاتتى ھەمدە: «مۇسۇلمانلارنىڭ ئىسلام ئوغلانلىرى، مۇسۇلمانلارنىڭ بەيتۇلمال (خەزىنىسى) دىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى تەۋەررۇك، مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ تەۋەرۇكىنىڭ مىراسخورلىرى، ھەر بىر مۇسۇلمان بۇ تەۋەررۇكتىن ئورتاق بەھرىمەن بولۇش ھوقۇقىغا ئىگە.»

سۇفيان ئىبنى ئۇيەينە مۇنداق دېگەن: «ئەبۇ بەكرىنىڭ قارىشىچە، بارچە مۇسۇلمانلار ئىسلام ئوغلانلىرى بولۇپ، بىر تۇغقانلار دادىسىدىن مىراس ئېلىشتا ئوخشاش بولغىنىدەك، مۇسۇلمانلارمۇ غەنىمەت ۋە باشقا بايلىقلاردىن ئۆز ئۈلۈشىنى ئېلىشتا باپباراۋەر. مەيلى ھۆرئادەم بولسۇن، قۇل بولسۇن، مەيلى ئەر ياكى ئايال، مەيلى چوڭ ياكى كىچىك بولسۇن. »

ئابدۇراخمان ئىبنى ھارىسنىڭ ئازاد كەردىسى ئەبۇ قىرره مۇنداق دېگەن: «ئەبۇ بەكىر غەنىمەتلەرنى خۇجايىنىمغا قانچىلىك تەقسىم قىلىپ بەرگەن بولسا، ماڭىمۇ شۇنچىلىك دەرىجىدە تەقسىم قىلىپ بەردى.»

بەزىلەر ئەبۇ بەكرگە بۇرۇن مۇسۇلمان بولغان ۋە غازاتلارغا باشقىلارغا قارىغاندا بۇرۇن ۋە كۆپ قاتناشقانغا غەنىمەتلەردىن كۆپرەك بېرىشنى مەسلىھەت قىلىشىدۇ، ئەبۇ بەكىر:"ئۇلارنىڭ ئەجرىنى ئاللاھ بېرىدۇ. ئەمما بۇ باراۋەر تەقسىمات بولسا پەرقلىق تەقسىماتتىن كۆپ ياخشىدۇر " دېدى.

لېكىن خەلىپىلىك ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىگە كەلگەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ساھابىلاردىن بۇرۇن مۇسۇلمان بولغانلار بىلەن بۇرۇن غازاتقا قاتناشقانلارغا تەقسىماتتىن كۆپرەك بېرىش توغرىلىق مەسلىھەت سېلىشىدى. ساھابىلار: "ئۇنداقتا ئەمىرۇل مۇمىنىن! ئۆزەڭدىن باشلا چۈنكى سەن بۇ ئىشنىڭ ئەھلى "دېيىشتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: "ياق، ئۇنداق قىلمايمەن، لېكىن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئائىلە تاۋاباتلىرىدىن باشلايمەن "دەپ، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئائىلە تاۋاباتلىرىدىن بولغان ھاشىم ۋە ئابدۇلمۇتەللىب جەمەتىدىن، ئاندىن كېيىن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئاياللىرى، ئاندىن ئەھلى بەدرى ۋە مۇھاجىرلارغا، ئاندىن بەدرى ئۇرۇشىغا قاتناشمىغان ئەنسارلارغا، ئاندىن ئەھلى ھۇدەيبىيەگە، مەككىنى پەتھى قىلىشقا قاتناشقانلارغا ھەمدە قادىسىيە ۋە يەرمۇك ئۇرۇشىغا قاتناشقانلارغا تەقسىم قىلىشقا باشلىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەر بىر ئائىلىلىككە ئايرىم ئايرىم ھالدا تەقسىمات بېرەتتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بۇنداق قىلىشىدا، بۇرۇنقىلارنىڭ بۇ تەقسىماتقا بولغان ئېھتىياجى كېيىنكىلەرگە قارىغاندا كۆچلۈكرەك بولغاچقا بىرىنچىدىن بۇلارنىڭ جىددى ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش، ئىككىنچىدىن ئۇلارنىڭ تۆرلۈك مۇشكىلاتلىرىنى ھەل قىلىش مەقسەت قىلىنغانىدى. لېكىن كىشىلەرنىڭ قولىدا پۇل مال كۆپىيىپ، ئاللاھ ئۇلارنى ئۆز پەزلىدىن باي قىلغاندا ھاجەتمەنلەرنىڭ پۇل مالغا بولغان ئېھتىياجى تەدرىجى يوقىلىشقا باشلىدى. بۇنىڭ بىلەن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ھەممە ئادەمگە

باراۋەر تەقسىمات بۆلۈپ بېرىشكە باشلىدى. ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ خىلاپەت دەۋرىدە، ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كىشىلەرگە غەنىمەتلەرنى تەقسىم قىلىشتا ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ سۈننىتى بويىچە ئىش كۆردى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپە بولغاندا، ئەبۇ بەكرىنىڭ سۈننىتى بويىچە غەنىمەتلەرنى ھەممە ئادەمگە ئوخشاش تەقسىم قىلىپ بەردى. مۇھاجىرلارغا باشقىلاردىن، ئەرەبلەرگە (ھۆرئادەملەرگە) قۇللاردىن ئارتۇق غەنىمەت بەرمىدى. ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىرى ھۆر يەنە بىرى دېدەك (چۆرە) ئىككى ئايال غەنىمەت سوراپ كەلگەندە، ئىككىسىگە ئوخشاش غەنىمەت بەرگەندىن كېيىن، دېدەك ئۆزىگە بېرىلگەننى ئېلىپ گەپ قىلماي كېتىپ قالغان. ئەمما ھۆر ئايال: "ئى ئەمىرۇل مۆمىنىن! ماڭىمۇ ئەشۇ دېدەككە ئوخشاشلا بىر نەرسە بېرەملا؟ "دېگەندە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: "مەن ئاللاھنىڭ كىتابىدا ئىسھاقنىڭ بالىسىغا قارىغاندا ئىسمائىلنىڭ بالىسىغا كۆپرەك بىر نەرسە بېرىلگەننى ھېچ كۆرمىدىم "دېگەن.

ئەينى زاماندا دۆلەتنىڭ كىشىلەرگە بولغان ئاتاسى مۇقىم ئىدى. دۆلەتنىڭ كىرىمى قانچە ئاشسا ئاتالارمۇ شۇنچە ئاشاتتى. چۈنكى خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ نەزىرىدە دۆلەت خەزىنىسىدىكى نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ مال مۈلكى، خەلق ئاللاھنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرى، ئاللاھنىڭ مال مۈلكىگە، ئاللاھنىڭ ئائىلە تاۋابىئاتلىرى ئەڭ ھەقلىق ئىدى. ئەبۇ ئۇبەيدەنىڭ رىۋايىتىگە كۆرە ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: "ھاياتلا بولىدىكەنمەن ھەر بىر ئادەمگە بېرىدىغان ئاتانى تۆت مىڭغا يەتكۈزىمەن، مىڭنى قۇرالى ئۈچۈن، مىڭنى خىراجىتى ئۈچۈن، مىڭنى بالا چاقىلىرى ئۈچۈن، مىڭنى ئېتى ئۈچۈن، مال مۈلۈك كۆپەيگەنسىرى كىشىلەرگە بېرىدىغان ئاتالەرنى شۇنچە كۆپەيتىمەن."

خۇلەپائى راشىدىنلار مال مۈلۈكنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ بەيتۇلمالىدا توڭلاپ قېلىشىنى ھەرگىز خالىمايتتى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن رىۋايەتچىلەر تەرىپىدىن ئىسمى تىلغا ئېلىنمىغان بىرئادەم ئوتتۇرىسىدا مۇنداق بىر سۆھبەت بولغان، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئابدۇللاھ ئىبنى ئەرقەمگە: "مۇسۇلمانلارنىڭ بەيتۇلمالىنى ھەر ئايدا بىر قېتىم ھەر جۈمە كۈنى بىر قېتىم ھەركۈنى بىر قېتىم تەقسىم قىلغىن "دېگەندە، ھېلىقى ئادەم: "ئى ئەمىرۇل مۆمىنىن! بەيتۇلمالدىن قالدۇرۇپ قويغان بولساڭ جىددى پەيتتە ساڭا لازىم بولۇر ئىدى "دېگەن. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا: "سېنى شەيتان ئازدۇرۇپتۇ، ئاللاھ ئۇنى ماڭا قانداق سەرپ قىلىشنى بىلدۈرگەن ۋە ئۇنىڭغا خىيانەت قىلىشتىن مېنى ساقلىغان. جىددى پەيتتە ماڭا ئاللاھنىڭ ۋە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئىتائىتى يېتىپ ئاشىدۇ "دېگەن. دېمەك، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ زۆرۈر بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا مال مۈلۈكنىڭ دۆلەت خەزىنىسىدە ساقلىنىپ قېلىشقا قەتئىي قارشى ئىدى. چۈنكى مۇسۇلمانلار ياخشىلىق قىلىشقا ئىنتايىن ھېرىسمەن ئىدى. دىللىرىدا ئىمان ئۇرغۇپ تاشاتتى. خەيرىيەت ئىشلىرىغا چاقىرىلسا، يەكدىللىك بىلەن مەيدانغا چۈشەتتى. خۇلەپائى راشىدىن نېمە ئۈچۈن بەيتۇلمالنى پۇقرالارغا تارقىتىپ بېرىشكە چاقىرىق قىلغان؟ چۈنكى مال مۈلۈك بەيتۇلدا ساقلانسا، ئىشلەپ چىقىرىشقا توسالغۇ بولۇپ قالىدۇ. تەبىئىكى مال مۈلۈكنى ئۆز يولىغا سەرپ قىلماي توڭلىتىپ قويۇش، ئىسلام دۆلىتىگە خاس خۇسۇسىيەت ئەمەس. مال مۈلۈك كىشىلەرنىڭ قولىدا بولغاندا، ئۇنىڭدىن خىلمۇ خىل ئۇسۇللار ئارقىلىق پايدىلىنىپ، زاۋۇت، كان كارخانا، تىجارەتچىلىك قاتارلىق ئۇسۇللار ئارقىلىق ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈشكە بولىدۇ.

ئىككىنچى: دېھقانچىلىق ئارقىلىق. بۇنىڭدا دۆلەت ئىشلەپچىقارغۇچىغا شېرىك بولىدۇ. يەئلا ئىبنى ئۇمەييەدىن رىۋايەت قىلىندۇكى ئۇ مۇنداق دېگەن: "ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ماڭا نەجران خەلقىدىن ئۆشرە زاكات يېغىش توغرىلىق مۇنداق دەپ مەكتۇپ يوللىغان: "ئىگىلىرى تەرىپىدىن ئاق قالغان يەرلەرنى ئىگىلىرىگە بەرگىن. ئۇلار يەرلىرىنى ئۆزلىرى سوغارماي يامغۇر سۈيى بىلەن سۇغىرۇلغان بولسا، مەھسۇلاتنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ، ئۈچتىن بىرى ئۇلارنىڭ. ناۋادا ئۇلار يەرلىرىنى چىلەك تۇڭلاردا سۇ ئەكىلىپ سۇغارغان بولسا، مەھسۇلاتنىڭ ئۈچتىن ئىككىسى ئۇلارنىڭ، ئۈچتىن بىرى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلەن مۇسۇلمانلارنىڭ."

ئۈچىنچى: يەر مۈلۈكنى بۆلۈپ بېرىش ئارقىلىق. ئەگەرده زېمىن دۆلەتنىڭ بولۇپ، مەھسۇلاتى كېمىيىپ كەتسە، دۆلەت ئۇ زېمىننى زېمىنى بار كىشىلەرگە بېرىدۇ-دە، ئۇلار ئۇ زېمىندىن جان جەھلى بىلەن مول ھوسۇل ئېلىشقا تىرىشىدۇ. ئەبۇ بەكر سىددىق، تەلھە ئىبنى ئۇبەيدۇللاھ، ئۇيەينە ئىبنى ھىسنى ۋە زۇبەير ئىبنى ئاۋۋاملارغا ئايرىم ئايرىم ھالدا يەر بۆلۈپ بەرگەن. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رىغبىتى بارلارغا يەرلەرنى بۆلۈپ بېرىپ: "يەردىن پايدىلىنالايدىغانلار قېيەرده؟ "دەيتتى. ئۇ سەئىد ئىبنى ئەبى ۋەققاس، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد، خەبباب، ئۇسامە ئىبنى زەيد، زۇبەير، ئەلى، نافىئ ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇم قاتارلىقلارغا يەرنى بۆلۈپ بەرگەن. ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىلىرىدىن زۇبەير ئىبنى ئەۋۋام، سەئىد ئىبنى ئەبى ۋەققاس، ئابدۇللاھ ئىبنى مەسئۇد، ئۇسامە ئىبنى زەيد، خەبباب ئىبنى ئىرىد قاتارلىق بەش كىشىگە يەر بۆلۈپ بەرگەن. يەھيا ئىبنى ئادەمنىڭ رىۋايىتىدە ئۇلارغا يەرنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۆلۈپ بەرگەن، دېيىلگەن. ئۇلارغا يەرنى ئالدى بىلەن ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئاندىن ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بۆلۈپ بەرگەن بولۇشىمۇ مۇمكىن. بۇ ئېھتىمالدىن ئانچە يىراق ئەمەس. بىز ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ بىر ئادەمگە يەر بۆلۈپ بەرگەنلىكىنى بىلمەيمىز. بەلكىم بۆلۈپ بەرگەن بولسا، بىز بىلىپ بولالمىغان بولۇشىمىز مۇمكىن. ياكى بۆلۈپ بەرمىگەن بولۇشىمۇ مۇمكىن. چۈنكى ئۇچاغدا ۋەزىيەت مۇقىم ئەمەس ئىدى. يەر بۆلۈپ بېرىش ئۈچۈن ۋەزىيەت مۇقىم بولۇشى كېرەك، ئەلۋەتتە.

### 1344-سوئال: گۈللىنىش ئۈچۈن مەبلەغ سېلىشنىڭ يوللىرى

ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن كۆپلەپ مەبلەغ سېلىشلا كۇپايە قىلمايدۇ. ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن مەبلەغدىن ھەقىقىي تۈرده پايدىلىنىش كېرەك. بۇ بىزدىن تۈرلۈك يوللار ئارقىلىق ھەسسە قوشۇشىمىزنى تەلەپ قىلىدۇ. بىزدىن تەلەپ قىلىنىدىغان تۈرلۈك يول ئۈچ تۈرلۈكتۇر. بۇلار: ئىستىخراجىيە، تەھۋىيلىيە، خەدمات.

### 1345-سوئال: ئىستىخراجىيە ئۇقۇمى

ئىستىخراجىيەدىن، دېھقانچىلىق، كانچىلىق، قۇياش ئېنېرگىيىسى ۋە شامال كۈچى قاتارلىق تەبىئى بايلىقلاردىن پايدىلىنىش كۆزده تۇتىلىدۇ. ئىستىخراجىيە ئىقتىسادى ساھەده بۇرۇن بولمىغان بايلىقلارنى ئىشلەپ چىقىرىدۇ. خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ زامانىدا دېھقانچىلىق، ئوۋچىلىق، كانچىلىق ۋە سۇ تارتىش قاتارلىقلاردىن باشقا سانائەتلەر يوق ئىدى. بۇ ئىسلامدا خەيرىيەتلىك ئىشلار دەپ ئاتالدى ھەمده ئىسلامدا بۇ ئىشلارنى قىلىشقا كەڭ سەپەرۋەر قىلىندى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: "بىرەر مۇسۇلمان كۆچەت تىكىپ قويسا ياكى

تىرىقچىلىق قىلىپ قويسا، ئۇنىڭدىن ئۇچار قۇشلار، ئىنسانلار، ھايۋانلار يېسە ئۇ مۇسۇلمانغا سەدىقە بولىدۇ.“

## 1346-سۇئال: تەھۋىيلىيە ئۇقۇمى

تەھۋىيلگە كەلسەك، بۇنىڭدا ئىشلەپ چىقىرىلغان ماددىلارنى ئىستىخراجىيە ئارقىلىق كىشىلەر ھاجەت بولىدىغان ماددىلارغا ئايلاندۇرىلىدۇ. مەسىلەن، ئۈزۈمنى سىركىگە، پاختىنى كىيىم كېچەككە، تۆمۈرنى قۇرال قاتارلىقلارغا ئايلاندۇرغانغا ئوخشاش. بۇ ئارقىلىق مىللىي كىرىم زور دەرىجىدە ئاشىدۇ. چۈنكى ئۇنىڭ مەھسۇلاتلىرى ئەڭ يۇقىرى باھادا سېتىلىدۇ ۋە ئېكسپورت قىلىنىدۇ. بۇ ھالدا ھەسسىلەپ ئاشقان مەھسۇلات قىممىتى مىللىي كىرىمنى تېخىمۇ ئاشۇرۇپ، يەرلىك ئېھتىياجنى قامداپ، چەتئەل تاۋارلىرىنى ئىمپورت قىلىشتىن بىھاجەت قىلىپ، مىللەتكە نۇرغۇن جەھەتتە قۇلاي شارائىت ھازىرلاپ بېرىدۇ. بۇ ئالدامچىلىقتىن خالىي ھالدا ئومۇمغا خىزمەت قىلغانلىقتىن ”خەيرىيەتلىك ئىش“دەپ ئاتالدى. بۇ ئارقىلىق ئىسلام دىيارلىرىنى قوغدايدىغان ”قۇرال ياراغ “ياساپ، ئاللاھنىڭ دۈشمەنلىرىنى يەر بىلەن يەكسان قىلىۋېتىش مۇمكىن. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ سانائەتنى ماختاپ: ”شۈبھىسىزكى، ئاللاھ بىر ئوق ئارقىلىق ئۈچ ئادەمنى جەننەتكە كىرگۈزىدۇ. ياسىغۇچىنى، ئاتقۇچىنى، ئوق ياساشقا ياردەم قىلغۇچىنى “دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سانائەتنى ئەڭ ياخشى كەسىپ دەپ ھېسابلاپ: ”ھېچكىم ئۆزىنىڭ ھالال مېھنىتىگە تايىنىپ يېگەن تاماقتىنمۇ لەززەتلىك تاماق يېيەلمەيدۇ، ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى داۋۇدمۇ ئۆزىنىڭ ئىككى بىلىكىگە تايىنىپ ياشايتتى “ دېگەن.

## 1347-سۇئال: خىزمەتنىڭ تۈرى

1) شەخسى خىزمەت. بۇنىڭدىكى خىزمەت، خىزمەتكار، پادىچى قاتارلىقلارغا ئوخشاش مەلۇم بىر شەخس ئۈچۈن بولىدۇ.

2)ساتىراچ، تازىلىق ئىشچىسى، سودىگەر قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئاممۋى خىزمەت.

3)سودىگەرلەرنىڭ پايدا قوغلىشىپ، يىراقتىكى تاۋارلارنى ئىستېمالچىلارغا يېقىنلاشتۇرۇپ بەرگىنىمۇ ”خەيرىيەتلىك ئىش “ھېسابلىنىدۇ. ئىسپاتلىنىشچە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ قوي باققان. مەزكۇر ئۇسۇللار ئارقىلىق ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈشنىڭ ئۈنۈمى ئىنتايىن زور. دەرۋەقە، يۇقىرىقى ئۈچ تۈرلۈك ئۇسۇل ئارقىلىق ئۆلگىلىك ئىقتىسادىي ئىگىلىك يارىتىش تامامەن مۇمكىن.

## 1348-سۇئال: ئىنسانلارنىڭ بەخت سائادەتكە ئېرىشىش ۋاستىلىرى

ئىنسان پەقەت ئىككى خىل ۋاستە ئارقىلىقلا بەخت سائادەتكە ئېرىشەلەيدۇ. بىرى، ئىنساننىڭ ئەڭ تۆۋەن تۇرمۇش مەئىشەتلىرى مول بولۇش، يەنە بىرى ئىنسان ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن ئارزۇسىغا ئېرىشىش.

## 1349-سۇئال: ئىسلامدىكى ئەڭ تۆۋەن تۇرمۇش مەئىشەتلىرى

ئىسلامدىكى نەپىقە تۈزۈمىگە بىنائەن ئەڭ تۆۋەن كىشىلىك تۇرمۇش مەئىشەتلىرىنى تۆۋەندىكىدەك كۆرسىتىپ ئۆتۈش مۇمكىن. يېمەك ئىچمەكتە ئىسلام دۆلىتىدە ياشاۋاتقان ھەر بىر ئادەم چوقۇم يېتەرلىك ئوزۇق تۈلۈككە ئېرىشىشى مۇمكىن. كىيىم كېچەكتە، ھەر بىر يۇقىرا ھېچ بولمىغاندا قىشتا سوغۇقتىن، يازدا ئىسسىقتىن دالدا بولغۇدەك كېيىم كېچەككە ئىگە بولىشى لازىم. تۇرالغۇدا، ھەر بىر ئادەم ئارام ئېلىپ كۈندىلىك پائالىيىتىنى داۋاملاشتۇرىدىغان تۇرالغۇغا ئىگە

بولۇش لازىم. ئۆي جىھازلىرىدا، تۇرالغۇ (ئۆي) چوقۇم ئۇخلاش ئۈچۈن لازىم بولىدىغان يوتقان كۆرپە ۋە ياستۇق، ئولتۇرۇش ئۈچۈن زىلچا گىلەم، پالاس، بورا قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئېلىشى لازىم. تازىلىق بۇيۇملىرىدا، ھەر بىر ئادەم ئۈچۈن لازىم بولىدىغان سوپۇن، تاغاق، ئەتىر قاتارلىق بۇيۇملار تەل بولۇشى لازىم. ھەر بىر ئىنسان ھېچ بولمىغاندا ئەڭ ئاددى بىر كەسىپكە ئىگە بولۇشى لازىم. شۇڭا ھەر بىرئىنسانغا ئۆزىنىڭ تۇرمۇشىنى ھالال ئەمگىكىگە تايىنىپ قامداش ئۈچۈن خىزمەت تەقسىم قىلىنىشى لازىم. ناۋادا ئىنسان خىزمەت ياكى ئەمگەك قىلىشتىن ئاجىز كەلسە ياكى كەسىپ قىلىپ تاپقان پۇلى تۇرمۇشىغا يەتمىسە ئۇنىڭ خىراجىتىنى ۋە چىقىمىنى مىراسخورى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى لازىم. ئەگەر ئۇنىڭ مىراسخورى نامرات بولسا، ئۇنىڭغا مۇسۇلمانلارنىڭ بەيتۇلمالىدىن نەپىقە قىلىش ۋاجىبتۇر، ئۇنىڭغا تۇرمۇشىنى قامدىيالىغۇدەك دەرىجىدە زاكات بېرىلىدۇ. ئىسلام ئىقتىسادىنى ئىنسانىيەت دۇنياسىنىڭ خىزمىتى ئۈچۈن قانۇن دەستۇرى قىلدى.

## 1350-سۇئال: ئىنساننىڭ، ئىسلام چەكلىگەن ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىكى ئارزۇسىغا ئېرىشىشى

بۇ تۆۋەندىكىدەك ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ.

بىرىنچى، بىر قىسىم نەرسىلەرگە پۇل مالنى بۇزۇپ چېچىش. ئىنسان پۇل مېلىنى ھاراق، توڭگۇز قاتارلىق نەرسىلەرگە بۇزۇپ چاچقاندا ئۇنىڭ روھى بۇلغىنىپ، ئىززەت ھۆرمىتى دەپسەندە قىلىنىدۇ. باشقىلار بۇنى ئىقتىسادى زىيان دەپ قارىماستىن ئەكسىچە، ئىقتىسادنىڭ توغرا يولغا يۈزلىنىشى دەپ قاراشتى. ئىقتىسادنىڭ توغرا يولغا يۈزلىنىشى بۇزۇپ چېچىۋېتىلگەن پۇل مالنىڭ قەيەردە بولمىسۇن قولىدىن ياخشىلىق كېلىدىغان ئىقتىساد بازىرىغا پەقەت ئىقتىسادنىڭ ئۆلىنى تىكلەيدىغان مېۋىلىك دەرىخنىلا تىكىدىغان دۇرۇس بىر ئادەم ئارقىلىق ئىقتىساد ساھەسىگە قايتىشىنى تەلەپ قىلىدۇ. ھاراق، ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئېيتقاندەك بارلىق نجاسەتنىڭ ئانىسى ھەم ھەر بىر يامانلىقنىڭ ئاچقۇچى بولۇپ، ئۇ تەن سالامەتلىككە زىيان يەتكۈزىدۇ، ئەقلىنى كەتكۈزىۋېتىدۇ. ئىنسان ئابرۇيىنى تۆكىدۇ. ھاراق ئىچكۈچى پەسكەشلەر ئارىسىدا كۈلكىگە قالىدۇ، ھاراققا خەجلەنگەن پۇل مال ھاراقكەشكە ھاقارەت كەلتۈرۈپ، ئۇنى ئىنسان قېلىپىدىن چىقىرىۋېتىدۇ.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، سەمۇرەنىڭ ئەھلى زىممەلىكلەرنىڭ ھارىقىدىن جىزيە ئېلىپ، ئۇنى سېتىپ پۇلىنى مۇسۇلمانلارنىڭ مال مۈلكىگە قېتىۋەتكەنلىكىنى ئاڭلاپ: "ئاللاھ سەمۇرىگە لەنەت قىلسۇنكى، بىزنىڭ ئىراقتىكى كېچىككىنە بىر ۋەكىلىمىز مۇسۇلمانلارنىڭ غەنىمەت ماللىرىغا ھاراق، توڭگۇزنىڭ پۇلىنى ئارىلاشتۇرۇۋېتىپتۇ. ھالبۇكى ھاراق، توڭگۇزنىڭ ئۆزىمۇ پۇلىمۇ ھارام ئىدى "دېگەن.

ھاراق سودىسى بىلەن شۇغۇللىنىش قەتئىي مەنئى قىلىنىدۇ. چۈنكى ھاراق سودىسى بىلەن شۇغۇللانغاندا، ھاراقنىڭ كەڭ تارقىلىپ كىشىلەرنىڭ ھاراققا بېرىلىپ كېتىشىگە، سودىگەرلەرنىڭ ئۇنىڭ بىلەن ئالدىنىپ قېلىشىغا سەۋەبچى بولۇپ قالىدۇ. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىراقنىڭ سودىگەرلىرىدىن بىر ئادەمنىڭ ھاراق تىجارىتى بىلەن شۇغۇللانغانلىقىنى ئاڭلىغاندىن كېيىن مۇنداق دەپ مەكتۇپ يوللىغان: "ئۇنىڭ بارلىق نەرسىلىرىنى سۇندۇرۇپ، پۈتۈن مال مۈلكىنى يوقىتىڭلار، ئۇنىڭغا ھېچكىم بىر نەرسە بەرمىسۇن!."

ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ كۇفەدىكى زەرارە دەپ ئاتىلىدىغان، هاراق سېتىلىدىغان بىر مەھەللە بارلىقىنى ئاڭلاپ ئۇ يەرگە بارماقچى بولغاندا باشقىلار: "ئى ئەمىرۇل مۇمىنىن! جانابىلىرىنى كېمىگە سېلىپ ئۇ مەھەللىگە ئېلىپ بارايلى! "دېگەندە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: " ياق، بۇ تەييار تاپلىق، بىزنىڭ تەييار تاپلىقتا ئېھتىياجىمىز يوق " دەپ ئۇ مەھەللىگە پىيادە كېلىپ: "بۇ مەھەللىنى پۈتۈنلەي كۆيدۈرۈپ تاشلاڭلار! چۈنكى نىجاسەت بىر بىرىنى يەپ كېتىدۇ " دەپ ئۇ مەھەللىنى كۆيدۈرۈۋەتكەن. ئىسلام دىنىدا هاراق ساقلاش قاتتىق چەكلەنگەن. سەقىپ قەبىلىسىدىن بىر ئادەمنىڭ ئۆيىدىن هاراق تېپىلىپ قالغاندا ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇ ئادەمنى دەررىلەپ ئۆيىنى كۆيدۈرۈپ تاشلىغاندىن كېيىن: "ئىسمىڭ نېمە؟ "دەپ سورىغان، ئۇ: "ئىسمىم رۇۋەيشىد " دېگەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ : "ئىسمىڭ رۇۋەيشىد (يېتەكچى) ئەمەس، بەلكى فۇۋەيسىق يەنى سېپى ئۆزىدىن پاسىق ئىكەنسەن " دېگەن. دېمەك هاراق نىجىس بولغان ئىكەن، ئۇنىڭدىن يىراق تۇرماق لازىم.

ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ، خالىد ئىبنى ۋەلىد رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ ئازراق هاراق ئارىلاشتۇرۇلغان سوپۇن بىلەن يۇيۇنغانلىقىنى ئاڭلاپ مۇنداق دەپ مەكتۇب يوللىغان: "ئاڭلىشىمچە سىز هاراق بىلەن بەدىنىڭىزنى سۈرتىپسىز، روشەنكى، هاراقنىڭ ئىچمۇ سىرتىمۇ هارام. هاراقنى تۇتۇش ئىچكەنگەن ئوخشاشلام هارام. شۇڭا هاراقنى بەدىنىڭلارغا سۈرۈتمەڭلا، چۈنكى ئۇ نىجىستۇر." ئەمما نىجاسەتلەر بىلەن توڭگۇزلەرگە كەلسەك، ئۇنىڭدا گەندە ۋە باكتېرىيە بولغانلىقتىن مۇسۇلمان ئادەم ئۆزىنىڭ ئىززەت هۆرمىتىنى ساقلاش ئۈچۈن ئۇنىڭدىن ئۆزىنى پاك تۇتۇش ۋە ئۇنىڭغا قەتئىي يېقىن يولىماسلىقى شەرت. چۈنكى ئۇنىڭ بەدەنگە بولغان تەسىرى ئىنتايىن كۈچلۈك. گەرچە غەيرى مۇسۇلمانلارنىڭ بۇ نىجاسەتلەر بىلەن تىجارەت قىلىپ ئالىدىغان پايدىسى ئىنتايىن كۆپ بولسىمۇ ئىسلام قارىشىدا ئۇ نىجاسەتلەر ۋە توڭگۇزنىڭ تەبىئەتكە كېسەللىك ئېلىمىنتلار ئارىلىشىپ كەتكەن بولغاچقا هېچنەرسىگە توغرا كەلمەيدۇ.

ئىنساننىڭ بارلىق بەدەن ئەزالىرى ئىنساننى قوغدايدىغان تاۋار مال قىلىنغان. شۇڭا پۇل مال تاپىمەن دەپ ئىززەت هۆرمىتىنى ۋە قوغدىغۇچىسىنى يوقىتىپ قويۇشقا بولمايدۇ. پۇل مال تېپىشتىكى مەقسەت ئۆزىنى خاراب قىلىش ئەمەس، ئەكسىچە ئۆزىنىڭ تەن سالامەتلىكىنى ۋە ئابرۇيىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈندۇر. مانا بۇ ئىنساننى ھەقىقىي بەخت سائادەتكە ئېرىشتۈرىدىغان قەدىر قىممەتتۇر. شۇڭا ئىسلام بۇنىڭغا ئاساسلانغان. ئەگەر ئۇنداق بولمىغىنىدا ئىقتىساد ئۆزىدىن باشقا ھەممىنى ھەيدەپ كېتىدىغان توپان بالاسىغا ئايلىنىپ قالاتتى.

ئىككىنچى: بىر قىسىم ئىقتىسادى مۇئامىلىلەر نۇرغۇنلىغان پايدا كەلتۈرگىنىگە قارىماي هارام قىلىندى. چۈنكى بۇ مۇئامىلىلەر دىللارنىڭ پىچەتلىنىپ كېتىشىگە ياكى ۋىجدانىنىڭ يوقىلىشىغا ياكى ۋاقتىنىڭ زايا بولۇپ كېتىشىگە ياكى يولدىن ئېغىپ كېتىشكە ياكى مۇسۇلمانلارنىڭ نۇرغۇنلىغان پايدا مەنپەئەتلىرىنىڭ زايا بولۇپ كېتىشىگە سەۋەب بولۇپ قالىدۇ.

رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: "قىيامەت كۈنى ئاللاھنىڭ دەرگاھىدا ئەڭ قاتتىق ئازابقا دۇچار بولغۇچىلار رەسىم سىزغۇچىلار " دېگەن سۆزىگە ئاساسەن ھەيكەل (بۇت) ياساش ۋە ھەيكەل تىجارىتى بىلەن شۇغۇللىنىش هارام قىلىندى. چۈنكى بۇ ھەيكەللەر (بۇتلار) ئىنساننى ئاللاھقا ئىبادەت قىلىشتىن چەتلەشتۈرۈپ، پىكىر تەپەككۇرىنى ۋە قەلبىنى پىچەتلىۋېتىدۇ.

پايدىسىز ئۆيۈن تاماشا ئەسلىھەلىرىنى ياساش هارام قىلىندى؛ چۈنكى بۇ ئەسلىھەلەر ۋاقىتنى زايا قىلىشقا، مەجبۇرىيەتنى ئىجرا قىلماسلىق، خىزمەتنى تاشلىۋېتىپ، ئائىلە ۋە ئەۋلادلارغا كۆڭۈل بۆلمەسلىك، ئىبادەتكە هورۇنلۇق قىلىشتەك ناچار خاھىشلارنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

بىر قېتىم ئوسمان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەپ خۇتبە ئوقۇغانىدى: "سىلەر شىشخال ئويناشتىن يىراق بولۇڭلار! چۈنكى مەن بەزىڭلارنىڭ ئۆيلىرىدە شىشخال بارلىقىنى ئۇقۇپ قالدىم. ئۆيىدە شىشخال بارلار دەرهال ئۇنى كۆيدۈرۈۋەتسۇن ياكى چېقىپ تاشلىسۇن!." يەنە بىر خۇتبىسىدە مۇنداق دېگەن: "ئى ئىنسانلار! مەن سىلەرگە شىشخال توغرىلىق كۆپ سۆزلىگەن بولساممۇ، ئەپسۇسكى سىلەر ئۇنى يوقاتمىدىڭلار. شۇڭا مەن ئۇتۇن توپلاپ ئۇنى ئۆيلىرىڭلار بىلەن كۆيدۈرۈۋەتمەكچى بولۋاتىمەن."

ئەلى ئىبنى ئەبى تالىب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شىشخال ئويناۋاتقان بىر قەۋمنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ، ئۇلارنى قامچا بىلەن ئۇرۇپ قوغلىۋەتكەندىن كېيىن: "شۈبھىسىزكى، شىشخال ئويناش قىمار ئويۇنىغا ئوخشاش. بۇ خۇددى توڭگۇز گۆشىنى يېگەن بىلەن باراۋەر. ئۇنى ئويناش قىمار ئەمەس دېيىلسە، توڭگۇز مېيىنى ئىستېمال قىلغانغا ئوخشايدۇ " دېگەن.

دۈشمەنگە قۇرال ياراغ قاتارلىقلارنى سېتىش قەتئىي هارام. چۈنكى بۇنداق قىلغاندا، دۈشمەننىڭ خورىكىنى ئۆستۈرۈپ مۇسۇلمانلارغا هۇجۇم قىلىشقا شارائىت هازىرلاپ بېرىدۇ، مۇسۇلمانلار ئەھلى ھەربىتىن ئالغان غەنىمەتلەرنى كاپىرلاردىن ھېچكىمگە سېتىش قەتئى مەنئى قىلىندۇ. گەرچە ئۇلار قىممەت باهادا سېتىۋالغان تەقدىردىمۇ. ئەجەملەردىن ئالتۇندىن ياسالغان بىر قاچا كەلتۈرگەندە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ چېقىپ كېسەك ئالتۇنغا ئايلاندۇرۇپ مۇسۇلمانلارغا تەقسىم قىلىپ بەرمەكچى بولغان، بۇ چاغدا دەھقانىن قەبىلىسىدىن بىر تۈركۈم كىشىلەر: "ناۋادا بۇنى چېقىۋەتسەڭ بۇنىڭ پۇلىنى چېقىۋەتكەن بولىسەن. شۇڭا سەن ئۇنى چېقىۋەتمەي بىزگە سات. بىز ئۇنى قىممەت باهادا سېتىۋالايلى " دېگەندە، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: "ئاللاھ سىلەردىن تارتىۋالغان مۈلۈكنى يەنە سىلەرگە هەرگىز قايتۇرۇپ بەرمەيمەن " دەپ ئۇنى چېقىپ مۇسۇلمانلارغا تەقسىم قىلىپ بەرگەن.

جازانە نۇرغۇنلىغان ماددى مەنپەئەت يەتكۈزگىنىگە قارىماي هارام قىلىندى. چۈنكى جازانە ئىنسان قەلبىنى قاساۋەتلەشتۈرۈپ، ئىنساننى ئاچكۆز، پەسكەش قىلىپ قويىدۇ ۋە ئىنسان قەلبىدىن ياخشىلىقنى دوست تۇتۇش، ئاللاھ رىزاسى ئۈچۈن خالىسانە ئەمەل قىلىشنى چىقىرىپ تاشلايدۇ. شۇڭا ئوسمان ئىبنى ئەففان رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن ئىدى: "جازانىنىڭ يەتمىش دەرۋازىسى بار. ئۇنىڭ ئەڭ ئاجىز دەرۋازىسى بىر ئادەم ئۆزىنىڭ چۆرىسىنى نىكايىغا ئالغىنىغا ئوخشاش."

قىمار ئۆيناش، ئالدامچىلىق قاتارلىقلارمۇ هارامدۇر. چۈنكى ئىقتىساد توپلاشتىن مەقسەت ئۇنى ناتوغرا يوللارغا ئىشلىتىش ئەمەس، بەلكى ئۇنى ئىنساننىڭ بەخت سائادىتى ئۈچۈن خىزمەت قىلدۇرۇشتىن ئىبارەت. ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ ئاساسلىق ۋەزىپىسى ئاممىنىڭ ئېھتىياجىنى تولۇق تەمىن ئېتىشتىن ئىبارەتتۇر. ئىبنى هاج مۇنداق دېگەن: "مۇسۇلمان بۇرادەرلەرگە ياردەم قىلىش ۋە هەر جەھەتتىن قۇلاي شارائىت هازىرلاپ بېرىش مەقسىتىدە تىجارەت قىلغان سودىگەرنىڭ دۇكىنىدىن پۇل مالغا ئېھتىياجى چۈشۈپ قالغان ياكى ياردەمگە مۇهتاج بولۇپ قالغانلار بىمالال ئۆز هاجىتىنى راۋا قىلالايدۇ."

ماتېرىيالىستىك ئىقتىسادشۇناسلار: ”پۇل مالنى ئىنسان پەرۋەرلىك يۈزىسىدىن ھەمدە بەختلىك ۋە بەختسىزلىك ئۈچۈن بۇزۇپ چېچىش، ئىقتىسادنى زور دەرىجىدە زىيانغا ئۇچراتقانلىق، ئىقتىسادنىڭ بۇنىڭ بىلەن ھېچ قانداق ئالاقىسى يوق “دەپ قارايدۇ. لېكىن بىزنىڭ قارىشىمىز خۇلەپائى راشىدىنلارنىڭ قارىشىغا ئوخشاش مۇنۇلاردىن ئىبارەتكى، ئىنسانلار ئىقتىسادنىڭ بىر قانىتى بولسا، (تاۋار مال مۈلۈك) ۋە ئىشلەپ چىقىرىش ۋاستىلىرى بىر قانىتى. قانداق بولىشىدىن قەتئىينەزەر ئىنسانلارنىڭ ئىقتىساتتىكى رولى تاۋار ۋە ئىشلەپ چىقىرىش ئەسلىھەلىرىدىن نەچچە ھەسسە ئارتۇق. شۇنىڭدەك، ناچار تاۋارلار، ئەسكى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ئىقتىسادنى ناھايىتى زوردەرىجىدە زىيانغا ئۇچرىتىدۇ. ئاللاھنىڭ كۆزىتىپ تورىدىغانلىقىدىن قىلچە بىخەۋەر ھالدا ئىقتىسادنى كەلسە كەلمەس يوللارغا بۇزۇپ چاچىدىغان ۋىجدانسىز، ئوغرى، قاراقچى، ئالدامچى قاتارلىقلارمۇ شۇنداق. مانا بۇلار ئىنسانلارنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن تېز تەرەققى قىلىپ، بەخت سائادەتكە ئېرىشىشكە پۈتلىكاشاڭ بولىدىغان بىر ئۇچۇم جەمئىيەت داشقاللىرىدۇر. ھالبۇكى بۇلار بۇزۇپ چاچقان ئىقتىساد ئىنسانلارنىڭ ئېھتىياجىنى قامدايدىغان ئەڭ زور بايلىق ئىدى.

**1351ـ سۇئال: بايلىقنىڭ ئوخشاش تارقىلىش تەڭپۇڭلىقىنى ساقلاش**

كىشىلەرنىڭ مال مۈلۈككە ئىگە بولۇش جەھەتتىكى پەرقى ئىنتايىن زور. ئىسلام نەزەرىيىسىدە مال مۈلۈك ئاللاھنىڭ مۈلكى، خەلقنىڭ ھەممىسى ئاللاھنىڭ پېقىرلىرى. ئۇنداق بولغان ئىكەن، ئاللاھنىڭ مۈلكىدىن ھەممە بىردەك پايدىلىنىشى لازىم. مال مۈلۈك ھاياتنىڭ تايانچ بازىسى بولغانلىقتىن ئۇنىڭغا بولغان تەلەپ ئىنتايىن يۇقىرى، ئارزۇ تولىمۇ كۈچلۈك.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: ”تويماس ئىككى تۈرلۈك ئادەم بار. بىرى ئىلىم تەلەب قىلغۇچى، يەنە بىرى دۇنيا تەلەب قىلغۇچى“. ئىسلام دىنىدا كىشىلەر ئارىسىدا ئادالەت بەرپا قىلىشقا ئىنتايىن ھېرىس. بەزىلەرنىڭ مال دۇنياغا كۆمۈلۈپ كېتىشى، يەنە بەزىلەرنىڭ ئاچارچىلىقتىن ئۆلۈپ كېتىشى، ئادالەتنىڭ جۈملىسىدىن ئەمەس، چۈنكى ئادالەت بايلىقنىڭ تارقىلىشتىكى تەڭپۇڭلىقنى ساقلاشتا پائال تەدبىرگە ئىگە. بۇ تەدبىر سەلبىي ۋە ئىجابىيدىن ئىبارەت ئىككى تۈرلۈك. جازانە، پارىخورلۇق، قىمار، ئالدامچىلىق، زومىگەرلىك، بولاڭچىلىق.... قاتارلىقلارنىڭ ھارام قىلىنىشى سەلبىي تەدبىرلەردىندۇر. زاكات، سەدىقە پىترە، نەزىر، كەففارەت، قۇربانلىق قىلىش قاتارلىقلارنىڭ ھەمدە دۆلەتنىڭ مۇھتاجلارغا غەنىمەت بېرىشى باشقىلارنى زاكات، سەدىقە بېرىشكە تەرغىب قىلىشنىڭ ۋاجىبلىقى (زۆرۈرلۈكى) ئىجابىي تەدبىرلەردىندۇر. بۇخىل سەرپىيات نامراتلارنى ۋەيران قىلىپ جەمئىيەتنى باي ۋە ئوتتۇرا ھالدىن ئىبارەت ئىككى تەبىقىگە ئايرىۋېتىدۇ.

ئىسلام ئىقتىسادى تۈزۈلمىسى يولغا قويۇلغان ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدىن بويان بىر قىسىم ئىسلام دۆلەتلىرىدىكى نامراتلار تەبىقىسى پالەچ ھالغا چۈشۈپ قالدى. مۇئاز ئىبنى جەبەل ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ قېشىغا ئەھلى يەمەندىن يىغقان زاكاتنىڭ بىرقىسمىنى ئەۋەتكەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭغا كايىپ: ”مەن سېنى كىشىلەردىن باج ۋە جىزيە يىغىپ كېلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى بايلارنىڭ زاكىتىنى پېقىرلارغا ئېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئەۋەتكەن ئىدىم “دېگەن. مۇئاز: ”مەن ساڭا مەندىن بىر نەرسە ئالىدىغان بىرەر ئادەم بار ھالەتتە بىر نەرسە ئەۋەتمىدىم “دېگەن. ئىككىنچى يىلى مۇئاز يېرىمىنى ئەۋەتكەندە، ئۆمەر

رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئاۋالقىدەكلا كايىغان، مۇئازمۇ بۇرۇنقىدەكلا جاۋاب بەرگەن. ئۈچىنچى يىلى مۇئاز زاكاتىنىڭ ھەممىنى ئەۋەتكەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ يەنىلا بۇرۇنقىدەك كايىغان. مۇئاز: "ئالىدىغان ھېچ بىر ئادەمنى تاپالمىغىنىم ئۈچۈن زاكاتنىڭ ھەممىسىنى ئەۋەتتىم دەپ " جاۋاب بەرگەن. يەنى بۇ جەمئىيەتتە ھەممە ئادەم باي بولغىنى ئۈچۈن زاكاتقا ئېھتىياجلىق ئادەم تاپالماي ھەممىنى ئەۋەتتىم.

# ئۈچىنچى باپ. ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى

## 1352-سوئال: ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرى

1- ئىلاھى تۈزۈلمە، ئىسلام ئىقتىسادى كاپىتالىزم ۋە كوممۇنىزمغا ئوخشاش ئىنسانلار تەرىپىدىن تۈزۈلمىگەن بولۇپ، ئۇ بىر ئىلاھىي تۈزۈلمىدۇر. ئىلاھىي تۈزۈلمە، قۇرئان، ھەدىس، ئىجمائ ۋە قانۇن چىقارغۇچىنىڭ مەقسەتلىرى بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان.

2- ئىقتىساد، ئىسلام دىنىنىڭ ئەقىدە، ئىبادەت، ئەخلاق قاتارلىق باشقا تۈزۈلمىلىرىگە ئوخشاش ئايرىلماس بىر قىسمىدۇر. ئىسلام ئىقتىسادىنى تەتقىق قىلغۇچىلار ئائىلىنىڭ پۈتۈن خىراجىتى ئەرگە يۈكلەنگەن خىراجەت تۈزۈلمىسىنى ۋە تويلۇقنىڭ ئايالغا ئەمەس، ئەرگە يۈكلەنگەنلىكى ئېنىقلانغاندىن كېيىنلا ئاندىن ئىسلام دىنىدا نېمە ئۈچۈن ئەر بىلەن ئايالنىڭ ئوخشاش مىراس ئالالمايدىغانلىقىنى چۈشىنەلەيدۇ. شۇنىڭدەك، ئۇلارنىڭ ئىسلامدىكى مال مۈلكىنىڭ تەرەققى قىلىش يوللىرىنى ئېنىق بىلمەي تۇرۇپ جازانىنىڭ نېمە ئۈچۈن ھارام قىلىنغانلىقىنى چۈشەنمىكى تولىمۇ قىيىن.

3- ئېتىقادى ئىقتىساد. ئۇ ئەسلىدە ئىسلام ئېتىقادىدىن كېلىپ چىققانلىقتىن، ئۇ توغرىلىق ئېتىقادقا ھۆكۈم قىلىنىدۇ. مۇسۇلمان زاكات، سەدىقە قاتارلىق بىر قىسىم مەجبۇرىيەتلەرنى ئۆزىنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك مۇقەددەس بۇرچى دەپ بىلىدۇ. ئەگەر قىيامەت كۈنىدىكى ئاللاھنىڭ ساۋابىنى ئۈمىد قىلىپ بىر قىسىم دۇنياۋىي پايدىلاردىن مەھرۇم قالسا قىلچە پۇشايمان قىلمايدۇ. چۈنكى ئۇلارنىڭ قەلبى مۇنۇ ئايەتكە چەمبەرچەس باغلانغان. «ئۇلار بىلىدىغان بولسا، ئۇلارغا ئاخىرەتنىڭ ساۋابى تېخىمۇ چوڭدۇر.» (نەھلى سۈرىسى 41 - ئايەت)

ئىسلام ئىقتىسادىدىكى بۇ ھۆكۈمدىن قانۇنغا ئەمەس، بەلكى بىرىنچى دەرىجىلىك ئىماننى كۈچلۈك قىلىدىغان ۋىجدانغا مۇراجىئەت قىلىنىدۇ. شۇڭا بىز مۆمىنلەرنىڭ زاكاتلىرىنى يازما قانۇننىڭ ۋاستىسىسىز ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلىش ئۈچۈن بىجانىدىل ئادا قىلىۋاتقانلىقىنى، يازما قانۇندا ھاراق سودىسى بىلەن شۇغۇللىنىشنىڭ رۇخسەت قىلىنغىنىغا قارىماي ھاراق سودىسى بىلەن شۇغۇللىنىش ھارام كەسىپ بولغانلىقتىن ئۆزلىرىنى چەتكە ئېلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈۋاتىمىز. چۈنكى ئاللاھ ئۇلارنى كۆرۈپ تۇرىدۇ ۋە قىلمىشلىرىدىن ھېساب ئالىدۇ. «سىلەر قەيەردە بولساڭلار، ئاللاھ سىلەر بىلەن بىرگە » (ھەدىد سۈرىسى 4 - ئايەت) ، «شۈبھىسىزكى، ئاسمان ۋە زېمىندىكى ھېچ نەرسە ئاللاھقا مەخپىي ئەمەس » (ئال ئىمران سۈرىسى 5 - ئايەت)

4- ئىسلام ئىقتىسادىدىكى قۇلچىلىق تەبىئىتى. بىز ئۆز نۆۋىتىدە دەپ ئۆتكىنىمىزدەك، ئىسلام ئىقتىسادى ئىلاھىي تۈزۈلمە، بۇ تۈزۈلمىنىڭ ھەر بىر پرىنسىپىغا تولۇق ئىتائەت قىلىش ئاللاھقا ئىتائەت قىلغانلىق بولۇپ، ئاللاھقا ئىتائەت قىلغانلىق ئىبادەتتۇر. بۇ ھالدا ئىسلام ئىقتىساد تۈزۈلمىسىگە ئۆيغۇنلىشىشمۇ ئىبادەتتۇر. « جىنلارنى، ئىنسانلارنى پەقەت ماڭا ئىبادەت (ئىتائەت) قىلىش ئۈچۈنلا ياراتتىم. » (زارىيات سۈرىسى 56 - ئايەت).

5- ئىسلام ئىقتىسادى ئەخلاق بىلەن چەمبەرچەس باغلانغان. شۈبھىسىزكى، ئىسلام نەزەرىيىسىدە ئەخلاق بىلەن ئىقتىساد مۇكەممەل بىرگەۋدە، ئەخلاقسىز ئىگىلىك تىكلەش مۇمكىن ئەمەس. مەسىلەن: سودا سېتىق، قەرز ئېلىش قاتارلىق ھەرىكەتلەر ئىسلام تۈزۈلمىسىنىڭ سىرتىدىكى ماددىي ھەرىكەتلەردۇر. ھالبۇكى، ئىسلام تۈزۈلمىسىگە ئىللىق تەبەسسۇم مەڭگۇ ھەمراھ، (قېرىندىشىڭىزدىكى سەدىقە سىزنى تەبەسسۇم قىلدۇرىدۇر) كەڭ قورساقلىق (ئالغاندا، ساتقاندا ۋە قەرز ئالغاندا كەڭ قورساقلىق قىلغان ئادەمگە ئاللاھ رەھىم شەپقەت قىلسۇن.) تىجارەت ئومۇميۈزلۈك پايدىغا ئېرىشتۈرىدىغان بىر ھەرىكەت، لېكىن ئىسلام تۈزۈلمىسىدىكى تىجارەت راستچىللىق ۋە ئامانەتتىن خالىي ئەمەس. چۈنكى راستچىللىق بىلەن ئامانەت (ئەمىنلىك) تىجارەتنىڭ ئاساسلىق ئامىللىرىدىن بىرى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئېيتقاندەك: "ئىشەنچىلىك، راستچىل سودىگەر (قىيامەت كۈنى) پەيغەمبەرلەر، سىددىقلەر (ئاللاھنىڭ ئىخلاسمەن بەندىلىرى) ۋە شەھىدلەر بىلەن بىرگە بولىدۇ."

6- مۇرۇنەتلىك. مۇرۇنەت دېمەك، تەرەققى قىلىشقا قادىر بولۇش دېمەكتۇر. مۇرۇنەتلىكنىڭ نېگىزى قۇرئان بىلەن سۈننەت، ۋەھالەنكى، قۇرئان بىلەن سۈننەت ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ ئاساسلىق پىلان لايىھەسىگە تايىنىدىغان ئىقتىسادنىڭ مۇھىم مەنبەئىدۇر. ئىجمائ بولسا، ئىقتىسادنىڭ ئۈنۈملۈك بىر تەدبىرىدۇر. شۈبھىسىزكى، شەرىئەتنىڭ مەقسەتلىرى ئىقتىسادىي ھەرىكەتلەردە مۇجتەھىد ئۇچۇن يولنى يۈرۈتۈپ بېرىدىغان نۇرلۇق چىراقتۇر. يېغىپ ئېيتقاندا، ئىسلامنىڭ ئىقتىسادىي مەنبەلىرى تەبىئىي ھالدا تەرەققى قىلىش كۈچىگە ئىگە.

7- ئۇبيېكتىپ ھالەت . ئامانەتنى مەيلى مۇسۇلمان بولسۇن ياكى كاپىر بولسۇن، دۆلەتنىڭ بولسۇن ياكى دۈشمەننىڭ بولسۇن ئۆز ئىگىسىگە تاپشۇرۇش شەرت. «شۈبھىسىزكى، ئاللاھ سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا بۇيرۇيدۇ.» (نىسا سۈرىسى 58- ئايەت).

ئىسلام دىيارىغا كىرگەن ياكى ئۆلتۇراقلاشقان ھەر قانداق بىر ئادەمنىڭ ھاياتى بىخەتەرلىكى، ئىقتىسادى، دىنى ۋە ئابرۇيىغا دەخلى تەرۇز قىلىنماسلىق ھوقۇقىغا ئىگە. بۇ خەيرىيەت ئۇيۇشمىلىرى ۋە ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈشنىڭ مۇھىم ئامىلى بولۇپ، بۇنى ئىشقا ئاشۇرۇش مۇسۇلمانلارنىڭ باش تارتىپ بولالمايدىغان مۇقەددەس بۇرچىدۇر. گەرچە ياردەم قىلىنغۇچى مۇسۇلمان ياكى كاپىر، يېقىن ياكى يىراق بولغان تەقدىردىمۇ، ئىختىيارى يوسۇندىكى سەدىقىنى مۇسۇلمان بىلەن كاپىرغا بېرىش جائىزدۇر.

8- رېئالىزم. بىرقىسىم تۈزۈم ۋە پىكىر تەپەككۇرنىڭ سىرتقى كۆرۈنىشى ئىنتايىن گۈزەل بولسىمۇ ئەمما قىلچە ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن ئەمەس. يەنە بىر قىسىم تۈزۈملەرنىڭ سىرتقى كۆرۈنىشى گۈزەل. ئەمەلىيەتكە ئۇيغۇن، ئۇنى ئەمەلىيەتكە تەتبىقلىغانسىرى ئۇنىڭ گۈزەللىكى شۇنچە ئاشىدۇ. ئىسلام ئىككىنچى خىلدىكى تۈزۈمدىن. مەسىلەن: زۆرۈرىيەت نەزەرىيىسى بويىچە فۇقەھالار: "زۆرۈرىيەت مەھزۇرىيەتنى (يەنى چەكلەنگەن نەرسىلەرنى ئىشلىتىشنى) جائىز قىلىدۇ "دەپ كۆرسىتىپ بەرگەن. ئەگەر ئىسلام مەھزۇرىيەتنى زۆرۈرىيەت ئارقىلىق جائىز قىلمىغان بولسا، ئەلۋەتتە كىشىلەر شەرىئەتكە مۇخالىپەتچىلىك قىلغان بۇلاتتى. ناۋادا ئىنساننىڭ (مەھزۇرىيەتتىن) ئازراق بىر نەرسىگە ئېھتىياجى چۈشۈپ قالسا، زەرەرنى يوقاتقۇچىلىك مىقداردا ئۇنىڭدىن ئىشلىتىشكە رۇخسەت قىلىنىدۇ. «ئاللاھ سىلەرگە ئاسانلىقنى خالايدۇ، تەسلىكنى خالىمايدۇ » . (بەقەر سۈرىسى 185 - ئايەت).

9ـ ئەڭ ئالىي غايە. ئىسلام دىنىدىن باشقا ئىقتىسادى مەسلەكلەرنىڭ ئىقتىساد غايىسى ماددىي جەھەتتىن كىرىمنى كۆپەيتىپ پاراۋان ياشاشنى مەقسەت قىلغان بولسا، ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ غايىسى بۇنىڭدىن نەچچە ھەسسە ئارتۇق بولۇشنى مەقسەت قىلىدۇ. قىسقىسى، ئىسلام ئىقتىسادىنىڭ ئاساسلىق غايىسى ئىنساننى روھى ۋە جىسمانى جەھەتتىن تولۇق يېتىلدۇرۇپ، ھەقىقى بەختكە ئېرىشتۈرۈشتىن ئىبارەت. «پاكلىنىش ئۈچۈن ئۆز مال مۈلكىنى (ياخشىلىق يوللىرىغا) سەرپ قىلىدىغان ئادەم ئۇنىڭدىن يەنى ئوتتىن يىراق قىلىنىدۇ.» (لەيل سۈرىسى 17 ـ 18 ـ ئايەتلەر).

بۇ يەردىكى پۇل مېلىنى سەرپ قىلىش ئۆز نەپسىنى پاكلاش يەنى پۇل مېلىنى سەرپ قىلىپ گۇناھنى يۇيۇش ئارقىلىق ئۆزىنى دوزاخ ئوتىدىن ساقلاش مەقسەت قىلىنغان . « ئاللاھنىڭ يولىدا مېلىڭلار بىلەن، جېنىڭلار بىلەن جىھاد قىلغايسىلەر » . (سەپ سۈرىسى 11 ـ ئايەت)

جىھاد ئۇرۇش قىلىش ئۈچۈن زۆرۈر بولغان ئەمەس، بەلكى جەمئىيەتنى ئىسلاھ قىلىپ، ئىنساننى پىكرى، روھى ۋە جىسمانى جەھەتلەردىن تولۇق يېتىلدۇرۇش ئۈچۈن زۆرۈر بولغاندۇر. ئىسلام دىنىدا ئىقتىسادنىڭ غايىسى، مەنىۋى بايلىق ماددى بايلىقتا تايانچ قىلىنغان. چۈنكى ئىنسان پەقەت ماددىي ۋە مەنىۋى جەھەتتىن تولۇق يېتىلگەندىلا ئاندىن ھەقىقى بەخت سائادەتكە ئېرىشەلەيدۇ.

10ـ ئاساسلىق ئىقتىساد. بۇنىڭدا شەخس ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق نەرسىلەرنىڭ ھەممىسى ھارام قىلىنغان. جۇملىدىن جازانىخورلۇق، ئالدامچىلىق، ناتوغرا كەسىپ، تاجاۋۇزچىلىق، پاھىشىۋازلىق، ھاراق ۋە زەھەرلىك چېكىملىكلەر تىجارىتىنى قىلىش، شۇنىڭدەك، ھاراق، بۇت، شىشخال، قارت قاتارلىق جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغان بارلىق نەرسىلەرنى ئىشلەپ چىقىرىش قەتئىي ھارام قىلىنغان.

11ـ ئىقتىسادىي تەڭپۇڭلۇق. بۇنىڭدا ئىنساننىڭ كىشىلىك ھەققى كوممۇنىستلارنىڭ قىلغىنىدەك ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىگە يەمچۈك قىلىۋېتىلمەيدۇ. كاپىتالىستىك دۆلەتلەردىكىگە ئوخشاش شەخسمۇ ئومۇمنىڭ مۈلكىگە قول سوزمايدۇ. لېكىن شەخسىنىڭ ھەققى ئومۇمنىڭ ھەققى بىلەن بىر يەردە كېلىپ قالسا، ئومۇمنىڭ ھەققى ئالدىنقى قاتاردا تورىدۇ. بۇ دۇنيالىق ئۈچۈنمۇ، ئاخىرەت ئۈچۈنمۇ ئوخشاش ئەمەل قىلىنىدۇ. «ئاللاھ ساڭا بەرگەن بايلىق بىلەن ئاخىرەت يۇرتىنى تىلىگىن، دۇنيادىكى نېسىۋەڭنى ئۇنتۇمىغىن » . (قەسەس سۈرىسى 77 ـ ئايەت).

روھ بىلەن جەسەدنىڭ (بەدەننىڭ) ئېھتىياجىمۇ تەڭپۇڭ ھالەتتە قاندۇرۇلىشى لازىم. بىرىنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇپ، يەنە بىرىنى تاشلاپ قويۇشقا قەتئىي بولمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «زىممەڭدە پەرۋەردىگارىڭنىڭ، بەدىنىڭنىڭ، ئايالىڭنىڭ ھەققى بار. ھەممىسىنىڭ ئۆز لايىقىدا ھەققىنى بەرگىن. » پۇل مالنى خىراجەت قىلغاندا، ئىسراپمۇ قىلماسلىق بېخىللىقمۇ قىلماسلىق لازىم. «ئۇلار (يەنى ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەر) خىراجەت قىلغاندا، ئىسراپچىلىقمۇ قىلمايدۇ، بېخىللىقمۇ قىلمايدۇ. ئوتتۇرا ھال خىراجەت قىلىدۇ. » (فۇرقان سۈرىسى 67 ـ ئايەت).

12 ـ پۇل مال ئاللاھنىڭ مۈلكى، كائىناتتىكى بارلىق شەيئىلەر ئاللاھنىڭ مۈلكىدۇر. «ئاسمانلارنىڭ ۋە زېمىننىڭ پادشاھلىقى ئاللاھقا خاستۇر. » (شۇرا سۈرىسى 49 ـئايەت). «سىلەرگە ئاتا قىلغان مال مۈلۈكنىڭ بىر قىسمىنى (ئۆزلىرىنى ئازاد قىلىشقا ياردەم تەرىقىسىدە) ئۇلارغا بېرىڭلار. » (نۇر سۈرىسى 33 ـ ئايەت). ئاللاھ مال مۈلۈكنى ئىنسانغا ئۇنىڭدىن

پايدىلىنىش ۋە ئۇنىڭدا ئاللاھنىڭ بۇيرۇقىنى ئورۇنلاش ئۈچۈن بەرگەن . « ئاللاھ سىلەرنى ئىگە قىلغان ماللاردىن سەدىقە قىلىڭلار » . (ھەدىد سۈرىسى 7ـ ئايەت).

**1353ـسۇئال: پۇل مالنى قانداق سەرپ قىلىش كېرەك؟**

1ـ ئوتتۇرا ھال سەرپ قىلىش كېرەك. «ئۇلار (يەنى ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەر) خىراجەت قىلغاندا، ئىسراپچىلىقمۇ قىلمايدۇ، بېخىللىقمۇ قىلمايدۇ، ئوتتۇرا ھال خىراجەت قىلىدۇ.» (فۇرقان سۈرىسى 67 ـ ئايەت). « يەڭلار، ئىچىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار » (ئەئراپ سۈرىسى 31 ـ ئايەت). «ئىسراپ قىلغۇچىلار ھەقىقەتەن شەيتانلارنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر » (ئىسرا سۈرىسى27 ـ ئايەت). «ئۇلار (يەنى مۇتەكەببىرلەر، ماختانچاقلار) بېخىللىق قىلىدۇ. كىشىلەرنى بېخىللىق قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، ئاللاھ ئۇلارغا ئۆز پەزلىدىن بەرگەن نەرسىلەرنى (يەنى پۇل مالنى ۋە مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ تەۋراتتىكى سۈپىتىنى) يوشۇرىدۇ. (ئاللاھنىڭ نېمىتىنى) ئىنكار قىلغۇچىلارغا خورلۇغۇچى ئازابنى تەييارلىدۇق» (نىسا سۈرىسى 37 ـ ئايەت).

2ـ ئەخمەقلەر پۇل مالنى سەرپ قىلىشقا قادىر ئەمەس، ئاللاھ پۇل مالنى كائىنات ۋە ئىنسانلارنىڭ تەرەققىيات ئاساسى تىكلىنىشى ئۈچۈن ياراتتى. شۇڭا، پۇل مالنى خىراجەت قىلىشنى بىلمەيدىغان ئەخمەقلەرنىڭ قولىغا تۇتقۇزۇپ قويۇشقا قەتئىي بولمايدۇ. «ئاللاھ تېرىكچىلىكلەرنىڭ ئاساسى بولغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار، ئۇلارنى يېمەك ئىچمەك، كېيىم كېچەكلەر بىلەن تەمىنلەڭلار، ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىڭلار.» (نىسا سۈرىسى 5 ـئايەت)

3ـ باتىلغا چۈمۈپ كېتىش ئېھتىمالى كۆرۈلگەن مال مۈلۈكتىن قەتئىي پايدىلانغىلى بولمايدۇ. شۇڭا ئاللاھ پارىخورلۇق قاتارلىقلارنى ھارام قىلدى. « بىر بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناھەق يەۋالماڭلار، بىلىپ تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ بىر قىسىم ماللىرىنى زۇلۇم بىلەن يەۋېلىش ئۈچۈن ھاكىملارغا پارا بەرمەڭلار.» ( بەقەر سۈرىسى ـ188 ئايەت).

4ـ باشقىلارغا زىيان يەتكۈزىدىغان مال مۈلۈكنى قەتئىي ئىشلەتمەسلىك لازىم. مەسىلەن، بىر ئادەمنىڭ مىكروفۇنى بولۇپ، ئۇنى ئىشلەتكەندە باشقىلارنىڭ خاتىرجەم ئۇخلىشى ياكى دەرس تەكرارلىشى ياكى خىزمەت قىلىشىغا تەسىر يەتكۈزسە، ئۇ ئادەمنىڭ مىكروفۇننى ئىشلىتىشكە مۇتلەق يول يوق. ئىككى قەۋەتلىك بىر بىنا بولۇپ، ئۇنىڭ ئۈستى قەۋىتى تېنچ، ئاستى قەۋىتى تېنچسىز بولسا، بۇ ئىككى قەۋەتتە ئولتۇرغان ھەر قانداق بىر ئادەمنىڭ ئۆيىدە يەنە بىرىنىڭ خاتىرجەملىكىنى بۇزىدىغان ھەرىكەت بىلەن شۇغۇللىنىشقا يول يوق. بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ تېمىدىن، دەرىزە ئېچىشقا، بىر ئادەم دەرەخ تىكىپ يەنە بىرئادەمنىڭ تېرىلغۇ يېرىگە زىيان يەتكۈزۈشكە قەتئىي يول يوق. بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ دەرەخ تىكىپ يېرىگە زىيان يەتكۈزگەنلىكى ھەققىدە رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمگە شىكايەت قىلىپ بارغاندا، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام دەرەخ تىككۈچىنى زىياننى تولدۇرۇپ بېرىشكە بۇيرىغان. دەرەخ تىككۈچى يەر ئىگىسىگە ھېلىقى دەرەخنى قومۇرۇۋېتىش توغرىلىق ئىجازەت بەرگەندىن كېيىن، دەرەخ تىككۈچى: « سەن بولساڭ ھەقىقەتەن(باشقىلارغا) زىيان سالغۇچى سەن» دېگەن.

## تۆتىنچى باپ. ئىشلەپچىقىرىش

### 1354ـسۇئال: ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مەقسىدى

ئاقىل ئادەم قانداق بىر ئىش قىلمىسۇن پەقەت مەقسەتكە ئېرىشىشنى ئارزۇ قىلىدۇ. پەقەت

ئىقتىسادنىلا مەقسەت قىلغان ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مۇكەممەل پىششىقلاپ ئىشلىنىشى مۇمكىن ئەمەس. ناۋادا بىز ئىشلەپچىقىرىشتىن مەقسەت، ماددى مەنپەئەتكە ئېرىشىش، دەپ قارىساق، ئۇنداقتا ئىقتىساد ئۆزىنىڭ روھى ۋە جىسمانى جەھەتتىكى، شۇنداقلا قېرىنداشلىق ۋە مېھرى شەپقەت جەھەتتىكى قىممىتىنى يوقىتىپ، مال مۈلۈكتىن ئىبارەت ئازازۇلنىڭ ئالدىدا ئەرزىمەس بىر نەرسىگە ئايلىنىپ قېلىپ، ئىقتىسادنىڭ جەمئىيەتكە نورمال ھالەتتە تارقىلىشى زىيانغا ئۇچرايدۇ. ئەمما ئىشلەپچىقىرىشتىن مەقسەت، كىشىلەرنىڭ قەلبىگە زۆرۈر ئېھتىياجلىرىنى قامداش ۋە ئۇلارنى مەھرۇملۇق ئازگىلىدىن قوتۇلدۇرۇپ، بەخت سائادەت كۈچىتىنى تېكىش دېيىلسە، ئۇ ھالدا ئىشلەپچىقىرىش، مەقسەتسىزلا روھىي، جىسمانىي، مەدەنىي ۋە پىكرى جەھەتتىكى ئىقتىسادنى يېتىلدۈرۈشتىكى بىر ۋاستىگىلا ئايلىنىپ قالىدۇ. شۈبھىسىزكى، مىزان نىشانىنىڭ خىلمۇ خىل بولىشىغا ئەگىشىپ بىر بىرىگە مۇتلەق ئوخشىمايدۇ. ھالبۇكى، ئىسلام ئىقتىسادى ئىنسانىنىڭ ماددىي ۋە مەنىۋى تەلەپلىرىنى قاندۇرۇپ، بەخت سائادەتكە ئېرىشتۈرۈشنى مەقسەت قىلىدۇ. شۇڭا ئىسلام ئىقتىسادىدىكى ئىشلەپچىقىرىش مەھسۇلاتلىرىنىڭ تارقىتىلىش يوللىرى باشقا ئىقتىسادى پەلسەپەلەرگە تۈپتىن ئوخشىمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «ناۋادا بىرەر مۇسۇلمان بىرەر كۆچەت تېكىپ قويسا ياكى زىرائەت تېرىپ قويسا، ئاندىن ئۇنىڭ مېۋىسىدىن ئىنسانلار، ئۇچار قۇشلار ۋەچاھار پايلار (چارۋىلار) يېسە، ئۇنىڭ ئۈچۈن سەدىقە بولىدۇ.»

## 1355ـ سۇئال: زىرائەت زېمىندىن پايدىلىنىشنىڭ ھۆكۈمى

مۇسۇلمان كىشى تېرىلغۇ يەرگە ئىگە بولسا شەرئىەتكە ئۇيغۇن يوللار ئارقىلىق ئۇ زېمىندىن يا زىرائەت تېرىش ياكى جىرىم تېكىش ئارقىلىق ئوبدان پايدىلىنىشى كېرەك.

تېرىلغۇ يەرنى تېرىماي بىكارغا تاشلاپ قويۇش نېمەتنى بىكار قىلىۋەتكەنلىك ۋە مال ـ مۈلۈكنى زايا قىلىۋەتكەنلىك بولغانلىقتىن ئىسلام ئۇنى يامان كۆرگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مالنى زايا قىلىۋېتىشتىن توسقان.

## 1356ـ سۇئال: تېرىلغۇ يەردىن پايدىلىنىش ئۇسسۇللىرى

بىرىنچى ئۇسۇل: يەردىن ئۆزى خەۋەر ئېلىپ زىرائەت تېرىپ تاكى مېۋە ـھوسۇل بەرگەنگە قەدەر ئۆزى سۇغۇرۇپ ئۆزى پەرۋىش قىلىش. بۇ ياخشى بىر ئىش بولۇپ، تىكىلگەن كۆچەت، تېرىلغان زىرائەتتىن ھەرقانداق بىر ئىنسان ياكى ھايۋان ياكى ئۇچارقۇشلار پايدىلىنىپلا قالسا، ئىگىسىگە ئاللاھ ساۋاب بېرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالا منىڭ ساھابىلىرى ئىچىدە ئەنسارلارنىڭ كۆپىنچىسى يەرلىرىنى ئۆزلىرى تېرىيتتى.

ئىككىنچى ئۇسۇل: يەرنى ئۆز ئىگىسى تېرىيالمايدىغان بولۇپ قالسا، باشقىلارغا ئۆزىنىڭ سايمان، ئۇرۇق ۋە ياردەمچىلىرى بىلەن تېرىپ پايدىلىنىۋېلىشى ئۈچۈن بېرىپ تۇرۇپ، تېرىۋالغۇچىدىن ھېچقانداق بىرنەرسە ئالماسلىق. بۇ يولسا ئىسلام تەرغىب قىلغان ياخشى بىر ئىشتۇر.

ئۈچىنچى ئۇسۇل: يەرنى ئىككىنچى بىر شەخسكە تېرىقچىلىق كېلىشىمى بويىچە تېرىشقا بېرىشتۇر. بۇ كېلىشىم بويىچە: ئىككىنچى شەخس يەرنى تېرىيدۇ، سۇغىرىدۇ ۋە پەرۋىش قىلىدۇ، يەردىن ھوسۇل ئالغاندا كېلىشىم بويىچە ھوسۇلنىڭ 50% نى يا30% نى ياكى ئۇنىڭدىن ئاز ياكى كۆپ مەلۇم بىر پىرسەنتىنى ئالىدۇ. تېرىقچىلىقتا كېتەرلىك ئۇرۇق، سايمان ۋە ھايۋان قاتارلىقلارنى

قايسى تەرەپ چىقىرىدىغان بولۇپ كېلىشكەن بولسا شۇ تەرەپ چىقىرىدۇ. بۇ ئۇسۇل ئىسلام فىقھىدا: (يەر تېرىش كېلىشىمى) دەپ ئاتىلىدۇ.

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: خەيبەر پەتھى قىلىنغاندىن كېيىن، يەھۇدىيلار پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تېرىقچىلىق ۋە باغۋەنچىلىك قىلىپ، يەردىن چىققان ئاشلىق ۋە مېۋىلەرنىڭ يېرىمىنى بېرىش بەدىلىگە خەيبەردە قېلىش ئىمكانىيىتى بېرىشنى سورىغاندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بولىدۇ، سىلەرگە مۇشۇ شەرتكە بىنائەن خەيبەردە خالىغان مۇددەتكىچە قېلىش ئىمكانىيىتى بەردىم، دېدى. خەيبەردىن چىققان مېۋە ۋە ئاشلىق مەھسۇلاتلىرىنىڭ يېرىمى غەنىمەت تەقسىماتى بويىچە تەقسىم قىلىناتتى ۋە پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم (ئۇ غەنىمەتنىڭ) بەشتىن بىرىنى ئالاتتى. (مۇسلىم: 1551)

بۇ شەكىلدىكى تېرىقچىلىق كېلىشىمىنى جائىز دەپ قارىغانلار مۇشۇ ھەدىسكە تايىنىدۇ. ئۇلار مۇنداق دەيدۇ: "بۇ توغرا ھەم مەشھۇر بىر مۇئامىلە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام تا ۋاپات بولغىچە بۇ مۇئامىلىنى قىلغان، ئۇندىن كېيىن راشىد خەلىپىلەرمۇ تا ۋاپات بولغىچە مۇشۇ مۇئامىلىنى قىلغان، ئۇلاردىن كېيىن ئۇلارنىڭ ئەۋلادلىرىمۇ بۇ مۇئامىلىنى قىلغان، مەدىنىدە بۇ مۇئامىلىنى قىلمىغان بىرمۇ ئائىلە قالمىغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن كېيىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىمۇ مۇشۇنداق مۇئامىلە قىلغان.

تۆتىنچى ئۇسۇل: يەرنى مەلۇم مىقداردا پۇل مۇقابىلىگە تېرىۋالغۇچىغا ئىجارىگە بېرىشتۇر. بۇ ئۇسۇلنى كۆپلىگەن مەشھۇر ئالىملار بەزى ھەدىسلەرگە تايىنىپ جائىز دەپ قارىغان. باشقىلار بولسا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ يەرنى كىراغا بېرىشنى چەكلىگەنلىكى ھەققىدىكى سەھىھ ھەدىسلەرگە ئاساسلىنىپ ئۇنى چەكلەنگەن ئىش دەپ قارىغان. يەرنى كىراغا بېرىش چەكلىمىسىدىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خەيبەرلىكلەر بىلەن تېرىقچىلىق كېلىشىمى تۈزگەنلىكى ھەمدە ۋاپاتىدىن كېيىنمۇ راشىد خەلىپىلىرى زامانىدا شۇ كېلىشىم داۋاملاشقانلىقى ئۈچۈن، پەقەت تېرىقچىلىق كېلىشىمىلا مۇستەسنا قىلىنغان.

## 1357ـ سوئال: تېرىقچىلىقتىكى بۇزۇق كېلىشىم

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام زامانىدا يەنە بىر خىل تېرىقچىلىق كېلىشىمى بولۇپ، بۇ كېلىشىمدە تالاش ـ تارتىشقا سەۋەب بولىدىغان نامەلۇملۇق ۋە قاراڭغۇلۇق بولغانلىقتىن، ھەمدە ئىسلام ھەممە ساھەلەردە رىئايە قىلىدىغان ئادالەت روھىغا خىلاپلىق قىلىش بولغانلىقتىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساھابىلەرنى بۇنداق مۇئامىلىنى قىلىشتىن توسقان.

بۇ كېلىشىمدە: زېمىن ئىگىسى يەرنى تېرىغۇچىغا شەرت قويۇپ ئۇنىڭغا: "ماۋۇ يەرنىڭ ھوسۇلىنى مەن ئالىمەن، ياكى ماۋۇ تەرەپنىڭ ھوسۇلىنى مەن ئالىمەن ياكى ھوسۇلنىڭ مەلۇم مىقدارىنى ئالىمەن، مەسىلەن: بەش چارەك ياكى بەش تاغار دېگەندەك بەلگىلەنگەن مىقدارىنى مەن ئالىمەن، قالغىنى ساڭا بولىدۇ، ياكى قالغىنىنى تەڭ ئۈلىشىمىز" دەيتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئادالەتنىڭ ئاز ياكى كۆپ بولسۇن ھەممە ھوسۇلدا ھەر ئىككى تەرەپنىڭ شېرىك بولىشىنى تەقەززا قىلىدىغانلىقىنى ئېتىبارغا ئالغان. ئەگەر بىر تەرەپكە مۇئەييەن نىسبەت بەلگىلەنگەن تەقدىردە، زېمىن شۇ بەلگىلەنگەن مىقداردىن باشقا ئارتۇق ھوسۇل بەرمەي قالسا، ئۇ چاغدا بۇ تەرەپ پۈتۈن ھوسۇلنى ئالغان بولىدۇ، ئىككىنچى تەرەپكە ھېچنەرسە قالمايدۇ. ئەگەر

ماۋۇ بەش مونىڭ هوسۇلىنى مەن ئالىمەن، قالغىنى ساڭا بولسۇن دېگەن بولسا، بۇ بەش مودىن هوسۇل چىقماي قېلىپ هېچ نەرسىگە ئېرىشەلمەي قالىدۇ. ئىككىنچى تەرەپ قالغان يەرلەردىن چىققان بارلىق هوسۇلغا ئىگە بولىدۇ. ئۇنداقتا هەر ئىككى تەرەپ پىرسەنت بويىچە كېلىشىپ، هوسۇلدىن تەڭ بەھرىمەن بولىشى كېرەك. ناۋادا هوسۇل كۆپ چىقسا بۇنىڭدىن هەر ئىككى تەرەپ بەھرىمەن بولىدۇ، ئاز چىقسا بۇنىڭدىن هەر ئىككى تەرەپ زىيان تارتىدۇ، ناۋادا هېچقانداق هوسۇل چىقمىسا، زىياننى هەر ئىككى تەرەپ تارتقان بولىدۇ. بۇنداق كېلىشىم هەر ئىككى تەرەپنىڭ كۆڭلىنى خاتىرجەم قىلىدۇ.

## 1358ـ سۇئال: تېرىلغۇ يەرنى پۇلغا ئىجارىگە بېرىش ئۇسۇلى توغرىسىدا كىيىنكىلەرنىڭ قاراشلىرى

بۇ مەسىلىگە شەرىئەت بەلگىلىمىلىرىنىڭ تەدرىجىي ئۆزگىرىشى جەھەتتىن قارايدىغان بولساق، ئىمام ئىبنى هەزمنىڭ ئېيتقىنى توغرا چىقىدۇ. ئۇ مۇنداق دەيدۇ: "پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مەدىنىگە كەلگەندە مەدىنىلىكلەر يەرلىرىنى ئىجارىگە بېرىشەتتى. يەرلەر پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامدىن ئىلگىرىمۇ ۋە پەيغەمبەر بولۇپ ئەۋەتىلگەندىن كېيىنمۇ ئىجارىگە بېرىلىپ كەلگەنلىكىدە شەك يوق، كېيىن بىرقانچە ساهابىلاردىن: پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ زېمىننى كىراغا بېرىشتىن ئومۇمەن توسقانلىقى ئىسپاتلاندى. شۇنىڭ بىلەن يەرنى ئىجارىگە بېرىش كەسكىن چەكلەندى. كىمكى كەسكىن چەكلەنگەن ئىشقا قايتا رۇخسەت قىلىندى، ھەمدە بۇ چەكلىمە ئەمەلدىن قالدۇرۇلدى دەيدىكەن، ئۇ يالغانچى دەپ قارىلىدۇ. پەقەتلا زېمىننى، چىقىدىغان هوسۇلنىڭ 25% ياكى 30% دېگەنگە ئوخشاش هوسۇلنىڭ بىر قىسمىغا ئىجارىگە بېرىشكە بولىدىغانلىقىغا دەلىل بار. ئۇ بولسىمۇ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ زېمىننى ئىجارىگە بېرىشنى چەكلىگەندىن كېيىن بىر قانچە يىللار ئۆتكەندە خەيبەر زېمىننى شۇنداق ئىجارىگە بەرگەنلىكى، ھەمدە هاياتىنىڭ ئاخىرىغىچە شۇ كېلىشىم بويىچە ئىش قىلغانلىقىدۇر".

دەسلەپكى دەۋردىكى ئالىملاردىن بىر گورۇپ مۇشۇ قاراشتا بولغان. مەسىلەن: ئۇلۇغ تابىئىي ۋە يەمەن ئالىمى تاۋۇس يەر ـ زېمىننى ئالتۇن ـ كۈمۈشكە ئىجارىگە بېرىشنى يامان كۆرەتتى، هوسۇلنىڭ بىر قىسمىغا ئىجارىگە بېرىشنى مەيلى دەپ قارايتتى. ئۇنىڭغا بەزىلەر: "پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام زېمىننى ئىجارىگە بېرىشتىن توسقان" دەپ داۋلى قويغاندا، ئۇ:" مۇئاز ئىبنى جەبەل (پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالامنىڭ يەمەنگە ئەۋەتكەن ئەلچىسى) كېلىپ بىزگە تېرىلغۇ يەرلەرنى چىقىدىغان هوسۇلنىڭ ئۈچتىن بىرى ياكى تۆتتىن بىرىگە ئىجارىگە بەردى. بىز شۇڭا تا بۈگۈنگە قەدەر شۇنداق قىلىپ كېلىۋاتىمىز" دېگەن. بۇ سۆزدىن ئۇ، يەرنى پۇل بىلەن ئىجارىگە بېرىشنى چەكلەنگەن دەپ قاراپ، هوسۇلنىڭ بىر قىسمىغا ئىجارىگە بېرىشنى هالال دەپ قارايدىغاندەك كۆرىنىدۇ.

بۇنداق قاراش مۇھەممەد ئىبنى سىيرىين ۋە هەزرىتى ئەبۇ بەكرىنىڭ نەۋرىسى ئەلقاسىم ئىبنى مۇھەممەدتىنمۇ رىۋايەت قىلىنغان. ئۇلارنىڭ قارىشىچە: يەرنى هوسۇلنىڭ ئۈچتىن بىرى ياكى تۆتتىن بىرى ياكى ئۇندىن بىرىنى ئېلىشقا ئىجارىگە قويسا بولاۋېرىدۇ، يەر ئىگىسى هېچقانداق چىقىمنى ئۆز ئۇستىگە ئالمايدۇ. ئۇلارنىڭ يەنە زېمىننى ئىجارىگە بېرىشتىن چەكلەنگەنلىكىمۇ رىۋايەت قىلىنغان.

يەنە تابىئىي ئالىملاردىن باشقا بىر گورۇپنىڭ زېمىننى ئىجارىگە بېرىشنى پۇل بىلەن بولسۇن

ياكى هوسۇلنىڭ بىر قىسمى بىلەن بولسۇن ئومۇمەن چەكلىگەنلىك رىۋايەت قىلىنغان. لېكىن ئۇلار هوسۇلنىڭ بىر قىسمىغا يەرنى ئىجارىگە بېرىشكە بولىدىغانلىقىغا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ۋە ئۇنىڭ خەلىپىلىرى ۋە ھەزرىتى مۇئاز ئىبنى جەبەلنىڭ قىلغان ئەمەلىي ئىش ـ ھەرىكىتى ئىسپات بولىدىغانلىقىنى رەت قىلالمايدۇ. دېمەك: يەرنى هوسۇلنىڭ بىر قىسمىغا ئىجارىگە بېرىش بىرىنچى ئەسىردە مۇسۇلمانلارنىڭ ئەمەلىيىتىدىن قانۇنلۇق ئىش بولۇپ مۇئەييەنلەشكەن. ئەمما، زېمىننى پۇلغا ئىجارىگە بېرىشنى چەكلەش بولسا، ئىسلام كۆرسەتمىلىرىگە ۋە ئەقىلگە مۇۋاپىق چەكلەشتۇر.

**1359ـ سۇئال: قىياس تېرىلغۇ يەرنى پۇلغا ئىجارىگە بېرىشنى چەكلەشنى تەقەززا قىلىدۇ**

ئىسلام ئاساسلىرى ۋە ئۇنىڭ ئېنىق كەسكىن كۆرسەتمىلىرىگە توغرا قىياس قىلغاندا، تېرىلىدىغان ئاق يەرنى پۇلغا ئىجارىگە بېرىش چەكلىنىدۇ. چۈنكى:

1ـ پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام زېمىننى چىقىدىغان هوسۇلنىڭ بىر چارەك ياكى بىر تاغار دېگەندەك مۇئەييەن بىر قىسمىنى زېمىن ئىگىسىگە بەلگىلەپ ئىجارىگە بېرىشنى چەكلىگەن. پەقەتلا پىرسەنتلەشتۈرۈپ 25% ياكى 33% ياكى 50% دەپ مەلۇم پىرسەنتنى بەلگىلەپ ئىجارىگە بېرىشكە رۇخسەت قىلغان. بۇنداق بولىشى ئىككى تەرەپنىڭ ھەرقانداق ئەھۋال ئاستىدا پايدا ـ زىيانغا تەڭ شېرىك بولىشى ئۈچۈندۇر. چۈنكى پىرسەنتكە پۈتۈشكەندە، زىرائەتكە ئاپەت تەگمەي هوسۇل بەرگەن تەقدىردە، ھەر ئىككى تەرەپ بۇنىڭدىن بەھرىمەن بولىدۇ. ئاپەت تېگىپ هوسۇل چىقماي قالسىمۇ ھەر ئىككى تەرەپ زىياننى كۆتۈرۈشتە شېرىك بولغان بولىدۇ. ئەمما ئىككى تەرەپنىڭ ھەر بىرىگە ھەرقانداق ئەھۋال يۈز بېرىشىدىن قەتئىينەزەر مۇئەييەن بىر نەرسە بەلگىلىۋېلىش، ھەمدە قارشى تەرەپنىڭ تۆككەن تەرىنىڭ ھېچقانداق نەرسىگە ئېرىشمەستىن بىكار ئېقىپ كېتىشىگە پەرۋا قىلماسلىق، جازانىخورلۇق ۋە قىمارۋازلىققا نېمىدېگەن ئوخشاش! زېمىننى پۇلغا ئىجارىگە بېرىشنى مۇشۇ ئاساستا تەھلىل قىلىدىغان بولساق، جازانىخورلۇق ۋە قىمارۋازلىق بىلەن بۇنداق چەكلەنگەن يەر تېرىش كېلىشىمى ئوتتۇرىدا ھېچقانداق پەرق قالمايدۇ ئەلبەتتە. چۈنكى، زېمىن ئىگىسىنىڭ يېرىنى ئىجارىگە بېرىشتىن قولىغا كېلىدىغان نېسىۋىسىنى ئېلىشى چوقۇم بىر ئىش، ئەمما ئىجارىگە ئالغۇچى بولسا، زېمىننىڭ هوسۇل بېرىش ياكى بەرمەسلىكىنى بىلمەيدىغانلىقى ئۈچۈن پايدا ئېلىش ياكى زىيان تارتىشنى بىلمەيدۇ. دېمەك ئۇ، ئۆز كۈچى ۋە تەرى بىلەن قىمار ئوينىغۇچىغا ئوخشاپ قالىدۇ.

2ـ ئۆز ئىگىدارچىلىقىدىكى بىر نەرسىنى باشقا بىر كىشىگە ئىجارىگە بېرىدىغان كىشى ئىجارە بېرىلگەن نەرسىنى ئىجارە ئالغۇچىغا تەييارلاپ، ئۇنىڭدىن پايدىلىنالايدىغان قىلىپ بەرگەنلىكى ئۈچۈن، ھەمدە ئۇ نەرسىنىڭ ئىستېمال قىلىش ئارقىلىق ئاستا ـ ئاستا ئۇپرايدىغانلىقى ۋە قىممىتىنىڭ كېمىيىدىغانلىقى بەدىلىگە ئىجارە ھەققىنى ئېلىشقا لايىق بولىدۇ. ئۇنداقتا زېمىننى ئىجارىگە ئالغۇچىغا تەييارلاپ بېرىش ئۈچۈن زېمىن ئىگىسى نېمە قىلىپ بەرگەن؟ زېمىننى زىرائەت ئۆستۈرۈشكە يەر ئىگىسى ئەمەس ئاللاھ تەييارلاپ بەرگەن. ئۇنىڭ ئۈستىگە يەر، تېرىش بىلەن قانداق ئۇپراپ قالىدۇ؟ زېمىن دېگەن بىنا ۋە ئۇسكۇنىلەردەك ئۇپراپ كەتمەيدۇ.

3 ـ بىر كىشى ئۆي ئىجارىگە ئالسا ئۆيدە تۇرۇش ئارقىلىق ھېچقانداق توسالغۇسىز ئۇنىڭدىن بىۋاستە پايدىلىنالايدۇ. ئۇسكۇنە ئىجارىگە ئالسىمۇ شۇنداق پايدىلىنىدۇ. ئەمما تېرىلغۇ يەر ئىجارىگە ئالغاندا، ئۇنىڭدىن پايدىلىنىشى بىۋاستە ھەم كەسكىن ئەمەس. چۈنكى ئۇ، يەرنى ئىجارىگە ئالسا ئۇنىڭدىن ئۆيدىن پايدىلانغاندەك پايدىلىنالمايدۇ. بەلكى ئۇ، بولىشى ناتايىن بىر

پايدىنى قولغا كەلتۈرۈش ئۈچۈن جاپالىق ئىشلەپ تەر ئاققۇزۇشى كېرەك. دېمەك: زېمىننى ئىجارىگە قويۇشنى ئۆيىنى ئىجارىگە قويۇشقا ئوخشۇتۇپ قىياس قىلىش توغرا قىياس قىلىش ئەمەس.

4. سەھىھ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زىرائەت ۋە مېۋىلەرنى پىشمىغان چېغىدىلا تەبىئىي ئاپەتتىن ساق قالامدۇ ـ قالمامدۇ مەلۇم بولماستىن، ئېتىزدا ۋە شېخىدا تۇرغۇزۇپ سېتىشنى چەكلىگەنلىكى ئىسپاتلانغان. بۇنىڭ سەۋەبىنى مۇنداق دەپ كۆرسەتكەن: ناۋادا ئاللاھ تائالا مېۋە ياكى ھوسۇل بەرمىسە، قېرىندىشىڭلارنىڭ پۇلىنى نېمىگە ئاساسەن ھالال قىلىپ ئالىسىلەر؟.

ئەگەر بۇ سۆز پىشىشقا يېقىنلىشىپ ئەمما ئاپەتتىن ساق قېلىشى كەسكىن بولمىغان مېۋىنى ساتقان ئادەمگە قارىتا ئېيتىلغان سۆز بولسا، بىر كەتمەنمۇ چېپىپ باقمىغان، بىر دانە ئۇرۇقمۇ سېلىپ باقمىغان ئاق يەرنى باشقىلارغا پۇلغا ئىجارىگە بېرىدىغان ئادەمگە نېمە ئېيتىلىشى كېرەك؟ بۇ ئادەمگە: ئاللاھ تائالا مېۋە ـ ھوسۇل بەرمەي قالسا، قېرىندىشىڭنىڭ پۇلىنى نېمىگە ئاساسەن ھالال دەپ ئالىسەن؟ دەپ ئېيتىشى تېخىمۇ لايىق ئەمەسمۇ؟

ئىمام ئىبنى تەيمىيە تېرىلغۇ يەرنى ئىجارىگە بېرىشنى جائىز دەپ قارىسىمۇ، ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ئادالەتتى ۋە پرىنسىپلىرىغا مۇۋاپىق كېلىدىغىنى تېرىقچىلىق كېلىشىمى ئىكەنلىكىنى مۇئەييەنلەشتۈرۈپ مۇنداق دېگەن: "تېرىقچىلىق كېلىشىمى ئىجارىگە بەرگەندىن بەكراق ھالال، ھەمدە ئادالەت ۋە شەرىئەت ئاساسلىرىغا بەكراق يېقىندۇر. چۈنكى تېرىقچىلىق كېلىشىمىدە ئىككى تەرەپ پايدا ـ زىياننى تەڭ تارتىدۇ. ئەمما ئىجارىگە بەرگەندە، يەر ئىگىسى ئىجارە ھەققىنى تولۇق تاپشۇرۇپ ئالىدۇ، ئىجارىگە ئالغۇچى بولسا، ھوسۇل يا ئالىدۇ يا ئالالمايدۇ".

## 1360 ـ سوئال: ھايۋاناتلارنى بېقىشتا شېرىكلىشىش

يېزىلاردا بىر خىل مۇئامىلە بار بولۇپ، بۇنىڭدا ئىككى تەرەپ ھايۋاناتلارنى بېقىشتا شېرىكلىشىدۇ. بىر تەرەپ دەسمايىنىڭ ھەممىنى ياكى بىر قىسمىنى بەرسە، يەنە بىر تەرەپ ھايۋانلاردىن خەۋەر ئېلىپ باقىدۇ. كېيىن پايدىنى ئىككى تەرەپ ئۆزئارا بۆلىشىۋالىدۇ.

بۇنداق شىركەتكە بولغان قارىشىمىزنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن ئۇنىڭ شەكىللىرىنى بايان قىلىپ ئۆتىشىمىز زۆرۈر:

بىرىنچى شەكلى: كالا ـ موزايلارنى سەمرىتىش ئۈچۈن بېقىشتا شېرىكلىشىش ياكى كالا ـ گوشۇشلارنى سۈت چىقىرىش ئۈچۈن بېقىشقا شېرىكلىشىشتەك ئىككىلا تەرەپ پەقەتلا تىجارەت مەقسىتىدە شېرىكلىشىشتۇر.

ئەسلىدە بۇنىڭدا بىرىنچى تەرەپ پۇل چىقىرىشى، ئىككىنچى تەرەپ ئىش ۋە كۈچ چىقىرىشى كېرەك. ئۇ بولسىمۇ بېقىش ۋە پەرۋىش قىلىشتۇر. يەم ـ خەشەك قاتارلىقلارغا قىلغان چىقىمنى بىر تەرەپ ئۆز ئۈستىگە ئالماستىن ھەر ئىككى تەرەپ تەڭ كۆتىرىشى، مال سېتىلغاندا كەتكەن چىقىمنى مال سېتىلغان پۇلدىن چىقىرىۋېتىپ، قالغان پايدىنى شەرتلەشكەن بويىچە ئۆزئارا ئۈلۈشۈپ ئېلىش كېرەك. دېمەك: بىر تەرەپ چىقىمنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىپ، قىلغان چىقىم بەدىلىگە ھېچ نەرسىگە ئېرىشەلمىسە ئادىللىق بولمايدۇ.

ئىككىنچى شەكلى: بىر تەرەپ پۇل چىقىرىپ يەنە بىر تەرەپ بېقىپ پەرۋىش قىلىپ شېرىكلىشىش. لېكىن باققۇچى مالدىن چىقىدىغان سۈتتىن، ياكى مالنى تېرىقچىلىقتا ئىشلىتىپ

سۈغۇرۇش ۋە يەر ئاغدۇرۇش ئارقىلىق پايدىلىنىۋېلىش.

ئەگەر بېقىلغان مال سۈت چىقىدىغان ۋە ئىشلەتكىلى بولىدىغان چوڭراق ھايۋان بولسا، بۇ شەكىلدە مۇئامىلە قىلسا مەيلى، ئىككىنچى تەرەپ قىلغان چىقىم بىلەن پايدىلانغان سۈت ۋە ئىش تەڭلەشمەسلىكى راس، ھەمدە چىقارغان كۈچ بىلەن پايدىلىنىۋالغان نەرسىنىڭ دەل ئۇدۇل چىقىشمۇ ناتايىن، شۇڭا بۇنىڭدا بىر خىل قاراڭغۇلۇق بار، لېكىن بىز شەرىئەتتە بۇنىڭغا ئوخشىغان ئىشلاردا رۇخسەت قىلىنغانلىقى ئۈچۈن، بۇ ئازغىنە نامەلۇملۇقنى ئېتىبارغا ئالماي، بۇ ئىشنى جائىز دەپ قارىدۇق.

گۆرۈ (رەنە) ھەققىدىكى سەھىھ بىر ھەدىستە گۆرۈ قويۇلغان نەرسە ھايۋان بولسا، ئۇنى مىنىپ، سۈتىنى سېغىپ ئىچسە بولىدۇ دەپ كۆرسىتىلگەن. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: گۆرۈگە قويۇلغان ئۇلاغنى چىقىمغا چۇشلۇق مىنىشكە بولىدۇ، گۆرۈگە قويۇلغان سېغىن ھايۋاننى چىقىمغا چۇشلۇق سېغىپ ئىچىشكە بولىدۇ. چىقىمنى ئۇلاغنى مىنگەن ۋە سۈتىنى ئىچكەن كىشى كۆتۈرىدۇ. (بۇخارى: 2512)

مانا بۇ ھەدىستە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھايۋاننى بېقىشقا كېتىدىغان چىقىمنى، مىنىلىدىغان ھايۋاننى مىنىش، سېغىلىدىغان ھايۋاننى سېغىپ سۈتىنى ئىچىش بەدىلىگە ھېسابلىغان. ئەگەر بۇنداق گۆرۈ قويۇش شەكلى، قىلغان چىقىمنىڭ مىنىش ۋە سېغىشتىن ئالىدىغان پايدىدىن كەم ياكى ئارتۇق بولۇپ قېلىشىغا قارىماي، كىشىلەرنىڭ بىر ـ بىرىگە گۆرۈ ئارقىلىق ھۆججەتلىشىشكە بولغان ئېھتىياجىغا ئاساسەن جائىز قىلىنسا، بۇنىڭ ئەينىسى ئېھتياج بولغانلىقتىن يۇقىرىدىكى ھايۋانات شىركىتى شەكلىدىمۇ جائىز قىلىنسا بولىدۇ. بۇ ھەدىستىن يەكۈنلەپ چىقارغىنىمىز ئۆزىمىزگە خاس قاراشتۇر، بۇنىڭ توغرا بولىشىنى ئۈمىد قىلىمىز.

ئەمما، سۈتى ۋە ئىشىدىن پايدىلانغىلى بولمايدىغان كىچىك موزايلاردا، پۇل بىر تەرەپتىن، چىقىم بىر تەرەپتىن بولىدىغان ئاساستا شېرىكلىشىش بولسا، ئىسلام قائىدىلىرى بۇنىڭغا رۇخسەت قىلمايدۇ. چۈنكى بۇنىڭدا چىقىم قىلغۇچى قىلغان چىقىمنىڭ مۇقابىلىگە مالنىڭ سۈتى ياكى كۈچىدىن پايدىلىنالمايدۇ. ئىككىنچى تەرەپ بولسا ئۇنىڭ قىلغان چىقىمىدىن پايدىلىنىدۇ. بۇ، ئىسلام بارلىق مۇئامىلىلەردە كۆزلەپ كەلگەن ئادالەتكە ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. ئەگەر ئۇلار موزايلارنىڭ سۈتى ياكى كۈچىدىن پايدىلىنىدىغان ۋاقىت كەلگىچە چىقىمنى تەڭ كۆتۈرۈپ تۇرسا، مېنىڭچە جائىز بولىدۇ.

## 1361ـ سۇئال: ئىشلەپچىقىرىشنىڭ تارقىتىش بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى

دۇرۇس، ئىشلەپچىقىرىش، تارقىتىشنىڭ ئالدىنقى باسقۇچى. لېكىن ئىسلام نىزامى ئىشلەپچىقىرىش (مەھسۇلات) بىلەن تارقىتىشنى بىر بىرىگە چەمبەرچەس باغلايدۇ. مەسىلەن: تارقىتىش ھارام بولغان نەرسىلەرنىڭ ھەممىنى ئىشلەپچىقىرىش قەتئىي ھارام. شۇڭا، بۇتلارنى، ھارام قىلىنغان كۆڭۈل ئېچىش ئەسلىھەلىرىنى، مەس قىلىدىغان ئىچىملىكلەرنى زەھەرلىك چېكىملىكلەرنى ئىشلەپچىقىرىش جائىز ئەمەس. فىقھشۇناسلىق پرىنسىپىدىن ئېلىپ ئېيتقاندا، ئېلىش ھارام بولغان نەرسىلەرنى بېرىشمۇ مۇتلەق ھارام. قىلىش ھارام بولغان ئىشلارنى ئارزۇ قىلىشمۇ مۇتلەق ھارام.

## 1362ـ سۇئال: ئىشلەپچىقىرىش ئېلمېنتلىرى

ئىقتىسادشۇناسلىقنى مۇھاكىمە قىلغۇچىلار ئىشلەپچىقىرىش ئېلمېنتلىرىنى تۆت نۇقتىغا

يېغىنچاقلىغان. تەبىئەت، سەرمايە، ئەمگەك، تەرتىپ. ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىقىنى مۇھاكىمە قىلغۇچىلار ئىشلەپچىقىرىش ئېلېمېنتلىرىنى ئۈچ نۇقتىغا مۇجەسسەملىگەن. سەرمايە، ئەمگەك، تەبىئەت. بىر ئەرەب دوكتور ئىسلام ئىقتىسادىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئېلېمېنتلىرىنى ئىككىگە بۆلگەن. سەرمايە، ئەمگەك. دوكتور سۇئاد ئىبراھىم سالىھ ئىسلام ئىقتىسادىدىكى ئىشلەپچىقىرىش ئېلېمېنتلىرى ئۈچ دەپ قارايدۇ. ئەمگەك، سەرمايە، تەقۋادارلىق. ئۇنىڭ قارىشىچە، تەقۋادارلىق ئاللاھنىڭ رازىلىقىنى تەلەپ قىلىدىغان ئەڭ ياخشى ئەمەلدۇر. ئۇ "تەقۋادارلىق بۇ دۇنيادا رىزقىنىڭ كەڭ بولۇشى ئاخىرەتتە ساۋابىنىڭ بولۇشىغا سەۋەب بولىدىغان بىردىن بىر ئامىل "دەيدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: "دۇنيا مۆمىن ئۈچۈن زىندان (تۈرمە) كاپىر ئۈچۈن جەننەت."

## 1363-سۇئال: سەرمايە ۋە ئۇنىڭ ماھىيىتى

ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان بارلىق نەرسىلەر، جۈملىدىن پۇل، ئاتا مىراس مال مۈلۈك ۋە خام ئەشيالار سەرمايە دەپ ئاتىلىدۇ.

سەرمايە مەيلى نەق پۇل ياكى باشقا مۈلۈك بولسۇن ئۇنى ئىنچىكىلىك بىلەن كۆزەتكۈچى سەرمايىنىڭ ئالدىنقى ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىسى ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدۇ. ئۇنداقتا، ئىشلەپچىقىرىش ئېلېمېنتلىرى قانداق ئېلېمېنت بولىدۇ؟ ئالدىن ئىشلەپچىقىرىلغان سەرمايە مۇناسىپ مەزگىلدە ئۇنىڭدىن مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ئىشلىتىلگەندە، ئۇنى يېڭى ئىشلەپچىقىرىشتىكى ئىشلەپچىقىرىش ئېلېمېنتلىرىدىن بىر ئېلېمېنت دەپ ھېسابلاش مۇمكىن.

## 1364-سۇئال: سەرمايەنىڭ تۈرلىرى

بىرىنچى سودىغا ئائىت سەرمايە. ئۇ سودىدىن ئىشلىتىلىدىغان ئىتقىسادىماللارنىڭ يىغىندىسىدىن ئىبارەت. مەيلى ئۇ دوللار قاتارلىق پۇللاردىن بولسۇن ياكى رەختكە ئوخشاش تاۋارلاردىن بولسۇن ياكى كىتاب، بىنا قاتارلىقلاردىن بولسۇن. مانا مۇشۇ خىلدىكى تاۋارلاردىن % 2.5 زاكات بېرىش ۋاجىبتۇر. فىقھشۇناس ئالىملارنىڭ قارىشى بويىچە زاكاتنى زاكات كەلگەن نەرسىنىڭ ئۆزىدىن بەرسىمۇ بولىدۇ ياكى قىممىتىنى ھېسابلاپ پۇل بەرسىمۇ بولىدۇ. بۇ تۈردىكى سەرمايىدىن ئېشىپ قالغىنى پايدا ياكى زىيان دەپ ئاتىلىدۇ. ئىككى ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق ئادەم سەرمايىگە شېرىك بولغاندا، ئۇلارنىڭ ھەممىسى پايدىغىمۇ، زىيانغىمۇ ئوخشاش شېرىك بولىدۇ. شېرىك تىجارەت قىلغانلارنىڭ ھېچ بىرسىگە مەخسۇس پايدىنى ئۆزىگە شەرت قىلىشىلىش جائىز ئەمەس. چۈنكى بۇ پايدىنىڭ شىرىكلەر ئوتتۇرىسىدا باراۋەر تارقىتىدىغان ئادالەت تارازىسىغا توغرا كەلمەيدۇ. فۇقەھالار سەرمايىنىڭ نەخ پۇل بولسىمۇ توغرا بولىدىغانلىقىنى بىردەك ماقۇللىغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇلار شېرىك بولىدىغان سەرمايىنىڭ تاۋار (ماتا) بولىدىغانلىقى توغرىلىق ئىختىلاپ قىلىشتى. ئۇلارنىڭ ئىچىدىن تاۋار پۇلغا ئايلاندۇرۇلۇپ ئۇنىڭ قىممىتى شېرىك بولىدىغان سەرمايە بولسىمۇ بولىۋېرىدۇ دېگۈچىلەرمۇ بار.

ئىككىنچى ئىشلەپچىقىرىلغان سەرمايە. بۇ كۆپىنچە ھاللاردا ئىشلەپچىقىرىشتا ئىشلىتىلىدىغان نەخ پۇل ۋە ئەينەن شەيئىلەردىن تەركىب تاپىدۇ، ئەينەن شەيئىلەر ئۈچ نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

1- بىنالار، ئىشخانا قاتارلىقلارغا ئوخشاش كۆچمەس مۈلۈكلەر.

2- ياغاچچىلىق، توقۇمىچىلىق قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئىشلەپچىقىرىش ئەسلىھەلىرى

3 ـ توقۇمىچىلىقتا ئىشلىتىلىدىغان پاختا، ياغاچچىلىقتا ئىشلىتىلىدىغان ياغاچقا ئوخشاش خام ئەشيا. كۆپلىگەن فۇقەھالارنىڭ قارىشىدا قەغەز پۇلدىن باشقا ئىشلەپچىقىرىشقا ئائىت سەرمايىگە زاكات كەلمەيدۇ. لېكىن مەھسۇلاتتىن زاكات بېرىش ۋاجىبتۇر. كىمكى ئۆيىنى ئىجارىگە بېرىپ، ئىجارە ئالسا ئۆيدىن ئېلىنغان ئىجارىگە زاكات كەلمەيدۇ. لېكىن يىل ئالماشقاندا ئىجارىگە زاكات كېلىدۇ.

## 1365-سۇئال: ئەمگەك دېگەن نېمە؟

ماددىي مەنپەئەتكە ئېرىشىش ئۈچۈن ئىنساننىڭ ئەقلى ۋە جىسمانى جەھەتتىن چىقارغان كۈچىنىڭ ھەممىسى ئەمگەك دەپ ئاتىلىدۇ. مەقسەتسىز تور تاشلاپ نەتىجىگە ئېرىشەلمىگەن بېلىقچىلىققا ئوخشاش مەقسەتسىز ئەمگەكنىڭ نەتىجىسى بولمايدۇ، بۇنى فۇقەھالار: "مەقسەتلىك ئىشلار "دەپ ئاتايدۇ. مول ھۇسۇل ئېلىش مەقسەت قىلىنغان ئەمگەك، مەقسەتلىك ئەمگەك دەپ ئاتىلىدۇ. ئەمگەكنىڭ پىلانلىق بولۇشىنى، سىياسى ئىقتىسادشۇناسلار ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىدىن بىر ئامىل قىلدى. ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىرى ئۇنى ئەمگەكنىڭ شەرتى قىلدى. چۈنكى پىلاننىڭ سىرتىدىكى ھەر قانداق بىر ئەمگەكنىڭ نەتىجىسى بىكارغا كېتىدۇ. ئاقىل ئادەملەرنىڭ ئەمگەكلىرى چوقۇم نەتىجە بېرىدۇ.

## 1366-سۇئال: ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئامىللىرىدىكى تۇتقان ئورنى

ئەمگەكنىڭ ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسلىق ئاملى ئىكەنلىكى ھەققىدە ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىرى ئوتتۇرسىدا ئىختىلاپ يوق. ئەگەر خالىسىڭىز تۆۋەندىكى ئايەتنى ئوقۇپ چىقىپ ئاللاھنىڭ ئۇلارنىڭ ئەمگىگى ئارقىلىق زېمىننى قانداق تىرىلدۇرۇپ، قانداق مېۋىلەرنى چىقىرىپ بەرگەنلىكىنى ئۇبدان كۆزىتىپ بېقىڭ. «ئۆلۈك (يەنى قورغاق) زېمىننى (يامغۇر بىلەن) تىرىلدۇرۇپ، ئۇنىڭدىن ئۇلار يەيدىغان ئاشلىقنى ئۆستۈرگەنلىكىمىز ئۇلارغا (ئاللاھنىڭ قۇدرەت كاملەسىنى كۆرستىدىغان)ئالامەتتۇر. بىز زېمىندا نۇرغۇنلىغان خورما باغلىرىنى بەرپا قىلدۇق. شۇ زېمىندا بۇلاقلارنى ئېقتتۇق، ئۇلار ئۇنىڭ (يەنى باغلارنىڭ) مېۋىسىنى يېسۇن، (بۇ مېۋىلەرنى) ئۇلارنىڭ قوللىرى ياراتقان ئەمەس، ئۇلار (ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلمامدۇ.» (ياسىن سۈرىسى 33 ـ 35 ـ ئايەتلەر). «ئىمان ئېيتقانلار ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار مەغپىرەتكە ۋە ئېسىل رىزققا (يەنى جەننەتكە) ئېرىشىدۇ » (ھەج سۈرىسى 50 ـ ئايەت).

ياخشى ئەمەللەر، سەدىقە، روزا ۋە نامازلارنىڭ بىر تۈرى دەپ ھېچكىم گۇمان قىلمايدۇ. زىرائەت بىلەن سانائەت ئىنسانلارنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇپ، ئاللاھنىڭ ۋە كىشلەرنىڭ ھەققىنى ئادا قىلىشى ئۈچۈن ياردەم بەرگىنىدەك، ياخشى ئەمەللەرمۇ ياردەم بېرىدۇ. «شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ئەمگەك قىلغان بارلىق مېھنەتكەشلەرنىڭ چوقۇم ئەمگىگىنىڭ مېۋىسىنى يەيدىغانلىقىنى خەۋەر قىلدى مۆمىنلەرنىڭ ۋە كاپىرلارنىڭ) ھەممىسىنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە يارىشا دەرىجىلىرى بولىدۇ » . (ئەھقاف سۈرىسى 19 ـ ئايەت)

ئىسلام ئىقتىسادى نۇقتىنەزىرى بويىچە كائىنات، كائىناتتىكى بارلىق نەرسىلەر، شۇنىڭدەك، كائىناتتىكى ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىگە مۇناسىۋەتلىك بارلىق نەرسىلەر ئاللاھنىڭ مۈلكى بولۇپ، ئۇنىڭدىن ئاللاھنىڭ بارچە مەخلۇقاتلىرى بەھرى ئالالايدۇ، مەسىلەن، قۇياش، ھاۋا، دېڭىز قاتارلىقلارغا ئوخشاش. ئومۇمنىڭ مەنپەئەتىگە مۇناسىۋەتلىك بولمىغان نەرسىلەر خۇسۇسى مۈلۈككە ئايلىنىپ كېتىدۇ، بۇ پەقەت ئەمگەك ئارقىلىقلا قولغا كېلىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئەمگەك

ئىگىدارلىقنىڭ ئاساسى بولىدۇ.

### 1367-سۇئال: ئەمگەكنىڭ تۈرلىرى

ئەمگەكنىڭ تۈرلىرى ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ. 1 - ئىچىش سانائىتى 2- ئۆزگەرتىش سانائىتى 3- مۇلازىمەت.

### 1368-سۇئال: ئەمگەكنىڭ ھۆكمى ۋە تۈرلىرى

ئەمگەك ھۆكۈم جەھەتتىن تۆۋەندىكىلەرگە بۆلىنىدۇ. بىرىنچى، ھارام قىلىنغان ئەمگەك، چۇنكى ئۇنى قىلىش زىنا قىلغانغا، ئاياللارنىڭ ئەرلەر بىلەن تانسا ئوينىغىنىغا، ھاراق، زەھەرلىك چېكىملىكلەرنى ياساش ۋە ئۇنىڭ بىلەن تىجارەت قىلىش قاتارلىقلارغا ئوخشاش ھارامدۇر.

ئىككىنچى دۆلەتلەرنىڭ مۇسۇلمانلارغا ئىغىر كېلىدىغان ئەمگەك، بۇلار تۆۋەندىكىچە:

1) نىجاسەتلەرنىڭ ئارىلىشىپ كېتىشى، شۇڭا فۇقەھالار ھەجامەت قويۇشنى، بوياقچىلىقنى، قاسساپلىقنى ۋە كوچا تازىلاش قاتارلىق كەسپلەرنى يامان كۆرمەيدۇ (مەكرۇھ دەپ قارايدۇ).

2) يۇك توشۇش، ئەينەك تازىلاش ۋە ئوچاقتا ئوت قالاش قاتارلىقلارغا ئوخشاش پىكىر تەپەككۇرسىز ئالەتكە ئايلاندۇرۇپ قويىدىغان ئەمگەك.

3) خۇسۇسى خىزمەتچى، پادىچى قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئەمگەكچىنىڭ ئىناۋىتىنى تۆكىدىغان ئەمگەك.

4) كىشىلەرنىڭ ئالدىدا ۋاقىرىشى، كىشىلەرنى كۇلدۇرۇش، دەللاللىق قارتارلىق شاللاقلىقنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ئەمگەك.

5) قەدىمكى تۆمۈرچى قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئەسلى قىياپىتىنى ئۆزگەرتىۋېتىدىغان ئەمگەك.

6) جاللاتلىق، ساقچىلىقتا ئوخشاش دىلنى قاساۋەتلەشتۇرۇپ، ۋىجداننى ئۆلتۈرىدىغان ئەمگەك. ناۋادا بۇ كەسپلەردىن بىرەرسىدە جەمئىيەتنىڭ ئېھتىياجىنى قامداش كۆزدە تۇتۇلسا، مەكرۇھلۇقنى (يەنە يامان كۆرۈشنى) دەرھال چۈرۈپ تاشلاش كېرەك.

ئۈچىنچى پەرزى كىپايە بولغان ئەمگەكلەر (ئەمەللەر).

بۇ باشقا ئەمەللەردۇر، لېكىن قىلىشقا ئىجازەت بېرىلگەن ئىشلار بىلەن شۇغۇللىنىدىغان ئادەم ۋە ئىسلام جەمئىيىتىدە كۆپ بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا بۇ ئىشلار ۋاجىب ئەمەللەرگە ئايلىنىپ قالىدۇ. شەيخۇلئىسلام ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دېگەن: "بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنىڭ سانائىتىگە مۇھتاج بولسا، ئۇ پەرز كىپايىدۇر، چۇنكى ئۇنىڭ بىلەن ئىنسانلارنىڭ مەنپەئىتى تاماملىنىدۇ."مانا بۇ پەرز كىپايە بولغان ئەمەللەرنى ئۆزىدىن باشقىلار قىلالمىغان چاغدا پەرز ئەينگە ئايلىنىدۇ. بولۇپمۇ، ئۆزىدىن باشقىلار ئۇنى قىلالمىغان چاغدا، ئەگەر كىشىلەر بىرەر قەۋمنىڭ دېھقانچىلىقىغا ياكى توقۇمچىلىقىغا ياكى قورۇلۇشىغا مۇھتاج بولسا، بۇ ئىش ۋاجىبقا ئايلىنىدۇ ھەمدە شۇ ئىشنى بىلىدىغان ئادەم مۇھتاجلارغا شەرت قويۇپ ئۇلارنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلمىسا، قوماندان ئۇ قەۋمگە ئۇ ئىشنى مەجبۇرى قىلدۇرىدۇ.

### 1369-سۇئال: ئايال كىشىنىڭ ئەمگىكىنىڭ ھۆكۈمى ۋە ئايال كىشى قىلىشى جائىز بولىدىدىغان ھەم بولمايدىغان ئەمگەكلەر

ئىسلام شەرىئىتىدە ئەمگەك ئىشچىلارنىڭ كۆز قارىشى بويىچە ئىككى تۈرگە بۆلۈنىدۇ.

بىرىنچى، دۆلەت باشلىقى، ئىمامەتچىلىك، خاتىبلىق، مۇئەززىنلىك، قازىلىق قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئاياللار قىلىشقا زادىلا بولمايدىغان، ئەرلەرگىلا خاس ئەمگەك. ھەنەفىلەر مۇنداق دەيدۇ:

"ئاياللارنىڭ ھەد، قىساستىن باشقا ئىشلاردا قازىلىق قىلىشى جائىزدۇر ."فىقھىشۇناس ئالىم مۇھەممەد ئىبنى جەرىر مۇنداق دەيدۇ: "ئاياللارنىڭ ھەد قاتارلىق بارلىق ئىشلاردا قازىلىق قىلىشى جائىزدۇر. چۈنكى قازىلىق شەرىئەت ھۆكمىنى ئىزھار قىلىشتىن ئىبارەت، بۇنىڭدا ئەرلەر بىلەن ئاياللار ئوخشاش ھوقۇققا ئىگە."

ئىككىنچى، تۇغۇش، تۇغدۇرۇشقا ئوخشاش ئەرلەر قىلىشقا بولمايدىغان ئاياللارغىلا خاس ئەمگەك، چۈنكى بۇنىڭدا ئاياللارنىڭ ئەۋرەتلىرىگە (جىنسى ئەزالىرىغا) قاراشقا توغرا كېلىدۇ، ئايالنىڭ ئايالغا قارىشى، ئەرنىڭ ئايالغا قارىشىدىن يەڭگىلرەك.

ئۈچىنچى، ئەر ئاياللارغا ئوخشاش ئىجازەت بېرىلگەن ئىشلار، بەزىدە بازارلاردىكى سودا سېتىق، ئېلىم بېرىمغا ئوخشاش ئىشلاردا ئەرنىڭ خىزمىتى ئەڭ ئەۋزەل. چۈنكى بازارلار ئەرلەرنىڭ يىغىلىدىغان جايىدۇر. يەنە بەزىدە ئاياللارغا تەلىم تەربىيە بېرىش، ئائىلىلەردە خىزمەت قىلىش قاتارلىق ئىشلاردا ئاياللارنىڭ خىزمىتى ئەڭ ئەۋزەلدۇر. ئىسلام دىنىدا ئاياللارنىڭ ئۆينىڭ سىرتىدا خىزمەت قىلىشى ئەڭ ئەۋزەل دەپ قارالمىسىمۇ، چەكلەنگىنى يوق. چۈنكى ئائىلە ئاياللارنىڭ كۆڭۈل بۆلۈشى ۋە ئۇبدان مۇھاپىزەت قىلىشىغا مۇھتاج.

ئىسلام دىنى مەيدانغا كەلگەن دەسلەپكى مەزگىللەردە نۇرغۇن ئاياللار ئۆينىڭ سىرتىدا خىزمەت قىلغان بولسىمۇ، ئۇلار ئىنكار قىلىنمىغان. جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ مۇنداق دەيدۇ: "ھاممام ئېرىدىن ئاجرىشىپ كېتىپ خورمىلىرىنى ئۈزى يىغماقچى بولغاندا، ھاممام ئىددەت ئىچىدە بولغانلىقتىن بىر ئادەم ھاممامنى خورما يىغماسلىققا زىرولغان. ھاممام رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ بۇنى خەۋەر قىلغاندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھاممامغا: "سەن خورمائىنى يىغىۋەرگىن. چۈنكى سەن سەدىقە بېرىسەن ۋە ياخشى ئىشلارنى قىلىسەن "دېگەن. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ دەۋرىدە بەزى ئاياللار مەسجىدكە يىپ ئىگىرىدىغان چاقلىرىنى ئەكىرىۋېلىپ، يىپ ئىگىرگەندە، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلارنىڭ ئەرلەرگە ئارىلاشقىنىنى كۆرۈپ، ئۇلارنى مەسجىتتىن چىقىرىۋەتكەن.

## 1370-سۇئال: سىرتقا چىقىپ ئەمگەك قىلماقچى بولغان ئاياللار رىئايە قىلىشى لازىم بولغان شەرتلەر

فۇقەھالارنىڭ قارىشى بويىچە سىرتقا چىقىپ ئەمگەك قىلماقچى بولغان ئاياللار چوقۇم تۆۋەندىكى شەرتلەرگە ئۇيغۇن بولۇشى لازىم.

1) ئىسلام شەرىئىتىگە مۇۋاپىق كىيىم كېچەكلەر بىلەن سىرتقا چىقىشى، پۈتۈن بەدىنىنى پۈركەنچى بىلەن ئورىۋېلىشى، كاپىر ئاياللارغا ئوخشاش ياسانماسلىقى لازىم. چۈنكى كاپىر ئاياللارنىڭمۇ مۇسۇلمان ئاياللارغا ئوخشاش ئۆزىگە خاس ئايرىم پاسۇنى بار. «تاشقى زىننەتلىرىنى ئاشكارىلىمىسا (گۇناھ يوقتۇر)» (نۇر سۈرىسى 66 ـ ئايەت).

2) سىرتقا چىققاندا ئۆزىگە ئەتىر چاچماسلىق (قوللانماسلىق) لازىم.

3) نا مەھرەم بىر ئەر بىلەن خالىي بىر جايدا ئەمگەك قىلماسلىقى لازىم.

## 1371-سۇئال: دۆلەتنىڭ ئەمگەككە بىۋاستە ئارىلىششى

يەككە ئىشلەپچىقىرىش مىللىي كىرىمگە تەسىر كۆرسەتكەن چاغدا، دۆلەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئامىللىرىدىن بىرى بولغان ئەمگەككە بىۋاستە ئارىلىشىدۇ. دۆلەتنىڭ ئەمگەككە ئارىلىششى تۆۋەندىكى شەرتلەر ئاستىدا بولىدۇ.

بىرىنچى، ئىشسىزلارغا كەڭ قولاي شارائىتنى يارىتىپ بېرىش. ئەنەس ئىبنى مالىكتىن رىۋايەت قىلىنىشچە: "بىر ئەنسارى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئالدىغا كەلگەندە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭدىن: "ئۆيۈڭدە بىرنەرسەڭ بارمۇ؟ "دەپ سورىغان، ئۇ: "بىر دانە پالاس بار ئۇنىڭ يېرىمىنى ئۇستىمىزگە يېپىنىپ، يېرىمىنى تېگىمىزگە سالىمىز "يەنە بىر چەينىمىكىمىز بار، ئۇنىڭدا چاي قاينىتىپ ئىچىمىز "دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا "ئۇ ئىككى نەرسىنى كەلتۈر "دېدى. ئۇ ئىككى نەرسىنى كەلتۈرگەندىن كېيىن، قولىغا ئېلىپ: "بۇ ئىككى نەرسىنى كىم سېتىۋالىدۇ؟ "دېدى. بىر ئادەم: "مەن ئۇ ئىككىسىنى بىر دىرھەمگە ئالاي "دېدى. پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام ئارقا ئارقىدىن: "بىر دىرھەمدىن كۆپراق پۇلغا كىم سېتىۋالىدۇ؟ "دېدى، يەنە بىر ئادەم ئورنىدىن تۇرۇپ: "ئۇ ئىككىسىنى مەن ئىككى دىرھەمگە سېتىۋالاي "دېدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنى ئۇ ئادەمگە ئىككى دىرھەمگە بېرىپ، ھېلىقى ئەنسارىغا بىردىرھەمگە بالا چاقىلىرىڭغا يېمەك ئىچمەك ئېلىپ بەر"، يەنە بىر دىرھەمگە بىر دانە چوت ئېلىپ ئالدىمغا كەل دېدى. ئۇ چوت ئېلىپ كەلگەندىن كېيىن، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭغا بىر كۆتەكنى بېرىپ: "سەن بۇ كۆتەكنى يېرىپ سات، كۆتەكنىڭ پۇلى مېنىڭچە 15كۈنلۈك ئوزۇقلۇقۇڭغا يېتىشى مۇمكىن "دېدى. ئۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ دېگىنى بويىچە كۆتەكنى ئوتۇن قىلىپ ئون دىرھەمگە سېتىپ بىر قىسمىغا كىيىم كېچەك، يەنە بىر قىسمىغا ئوزۇق تۈلۈك سېتىۋالدى. ئاندىن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئەنسارىغا: "بۇ سەن ئۈچۈن تىلەمچىلىك قىلىپ قىيامەت كۈنى يۈزۈڭگە داغ چۈشۈرۈپ قويۇقاندىن مىڭ ھەسسە ياخشى". چۈنكى يوقسۇل، بالاقازاغا يولۇققۇچى ۋە ئېغىر كىسەلگە دۇچار بولغۇچى قاتارلىق ئۈچتۈرلۈك ئادەمدىن باشقىلارغا تىلەمچىلىك قىلىش جائىز ئەمەس. دېمەك، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بۇ ئارقىلىق ھېلىقى ئەنسارىغا سەرمايە بىلەن تەمىنلەش پۇرستى يارىتىپ بەرگەن ھەمدە ئۇنىڭغا مەجبۇرى ھالدا يول كۆرسىتىپ: "سەن بۇ كۆتەكنى يېرىپ ئوتۇن قىلىپ ساتقىن، مېنىڭچە بۇ ساڭا 15 كۈنلۈك ئوزۇق بولالايدۇ "دېگەن.

ئىككىنچى، ئەمگەكچى بىلەن ئەمگەكچىنىڭ پەرۋەردىگارى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە دىققەت قىلىش لازىم. جۇملىدىن ئەمگەكچىگە تاقىتىدىن تاشقىرى ئەمگەك يۈكلىنەمدۇ يوق. ئەمگەكچىگە ئادىل (مۇۋاپىق) ھەق بېرىلەمدۇ يوق، ئەمگەكچىلەرگە ئۆز ۋاقتىدا ھەق بېرىلەمدۇ يوق، بۇنى ئۇبدان كۆزىتىش لازىم.

ئۈچىنچى، بىر قىسىم مېھنەتكەشلەرگە جەمئىيەتلەرنىڭ جىددى ئېھتىياجى بولغانلىقتىن ئۆز ئەمگەكلىرىنى ئۈزلۈكسىز داۋاملاشتۇرۇشقا مەجبۇر قىلىش ۋە تاجاۋۇزچىلىق، ئازغۇنلۇق، ھاراق ۋە زەھەرلىك چېكىملىك تىجارىتى بىلەن شۇغۇللىنىش قاتارلىق ھارام قىلىنغان ئەمەللەردىن چەكلەش لازىم. ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دېگەن: "كىشىلەر مۇھتاج بولىۋاتقان سانائەتلەرنىڭ ھەممىسى پەرز كىپايىدۇر. چۈنكى كىشىلەرنىڭ مۇرادى پەقەت شۇ ئارقىلىقلا ھاسىل بولىدۇ. جىھادمۇ پەرز كىپايە، ناۋادا ئۆزىردىن باشقىلار جىھاد قىلالمىسا، جىھاد دەرھال پەرز ئەينگە ئايلىنىدۇ. باشقىلار جىھاتتىن باش تارتسا قوماندانىنىڭ ئۇلارنى جىھادقا بۇيرىشى زۆرۈر ۋە شەرتتۇر".

### 1372ـ سۇئال: ئەمگەكچىنىڭ مەجبۇرىيتى

1) ئەمگەكچى چوقۇم "ئەمگىكىم ئاللاھ ئۈچۈن ئىبادەت "دەپ ئېتىقاد قىلىشى ۋە ئەمگىكى

ئارقىلىق ئاللاھقا يېقىنچىلىق قىلىشى لازىم. شۇنىڭدەك، ئاللاھقا جىھاد ۋەسەدىقىلەر بىلەن يېقىنلىششى لازىم.

2) ئەمگەكچى ئەمگەك ئۈچۈن تەييار تۇرىشى لازىم. ئەمگەك ۋە ئىبادەت ئۈچۈن تەييارلىق قىلىش گۇناھلارنى يويۇپ، ئاللاھقا يىقىنلاشتۇرىدۇ. كىمكى ئەمگەكتىن چارچاپ كېتىپ كەچ قىلسا، گۇناھى مەغپىرەت قىلىنغان ھالدا كەچ قىلىدۇ.

3) ئامانەت. ئامانەت ھەر خىل بولىدۇ. جۈملىدىن خام ئەشيا ۋە مەھسۇلات قاتارلىق ئەمگەكچىنىڭ مال مۈلكىنى ئۇبدان مۇھاپىزەت قىلىش لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسلام مۇنداق دېگەن: "ساڭا ئامانەت قويغان كىشىنىڭ ئامانىتىنى تاپشۇر، ساڭا خىيانەت قىلغان كىشگە خىيانەت قىلما!." ئىشلەپچىقىرىش ئەسلىھەلىرىنى ئۇبدان مۇھاپىزەت قىلىپ، كاردىن چىقىرىپ قويماسلىق لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسلام: "ئامانەت قويغۇچىمۇ، ئامانەت قويۇلغۇچىمۇ زىيان تارتماسلىقى لازىم "دېگەن. سانائەت ۋە ئەمگەكنىڭ مەخپىيەتچىلىكىنى قەتئىي ساقلاش لازىم.

4) ئەمگەكنىڭ ئىجادى قىممىتىنى ئاشۇرۇپ، تېخىمۇ كۆپ تەرەققىياتقا ئېرىشتۇرۇش ئۈچۈن ئەمگەكچى چوقۇم ئۆز ئىقتىدارىنى يۈكسەلدۈرىشى لازىم. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: "ئۈستىدىكى قول ئاستىدىكى قولدىن ئەڭ ياخشى.

5) ئەمگەككە ماھىر بولۇش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: "شۈبھىسىزكى، ئاللاھ سىلەرنىڭ ماھىرلىق بىلەن قىلغان ئەمگىكىڭلارنى ئەڭ ياخشى كۆرىدۇ.

**1373ـسۇئال: ئەمگەكچىنىڭ كىشىلىك ھەق ھوقۇقلىرى**

ئەمگەكچى ئۆز مەجبۇرىيىتىنى خوشاللىنارلىق بىلەن ئادا قىلىشى ئۈچۈن چوقۇم ئۇنىڭغا تولۇق ھوقۇق بېرىلىشى كېرەك. ھەتتا ئەمگەكچى "ئەمگەككە سالغۇچى مەھسۇلاتىنى ئوغرىلاپ، كىشىلىك ھوقۇقۇم دەپسەندە قىلىندى "دەپ چۈشىنىپ قالماسلىقى لازىم. دېمەك، بۇنداق ھېس تۇيغۇلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىشقا بولغان تەسىرى ئىنتايىن زور. ئەمگەكچىنىڭ ئەڭ مۇھىم كىشىلىك ھوقۇقى تۆۋەندىكىچە:

1) تاقىتىدىن ئېغىر ئىشلارغا سېلىش ياكى دەم ئالغىلى قويماي سائەتلەپ ئىشقا سېلىش ئارقىلىق ئەمگەكچى چارچاپ كەتمەسلىكى لازىم. « ئاللاھ تاقىتى يەتمەيدىغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ » (بەقەر سۈرىسى 258 ـ ئايەت).

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: « ئاللاھ، سىلەرنىڭ قېرىنداشلىرىڭلارنى ۋە قۇللىرىڭلارنى سىلەرنىڭ قول ئاستىڭلاردا (ئىشلەيدىغان) قىلدى. قېرىندىشى قول ئاستىدا بولغانلار، قېرىندىشىغا ئۆزىنى نېمىنى يېسە شۇنى يېگۈزۈپ، نېمىنى كېيسە شۇنى كەيگۈزسۇن! ئۇلارغا تاقىتىدىن تاشقىرى ئىشلارنى يۈكلىمىسۇن. ناۋادا شۇنداق قىلىپ قالسا، ئۇلارغا ياردەم قىلسۇن!»

2) ئادالەتلىك ئەجىر. «مۆمىنلەرنىڭ ۋە كاپىرلارنىڭ ھەممىسىنىڭ قىلغان ئەمەللىرىگە يارشا دەرىجىلىرى بولىدۇ. » (ئەھقاف سۈرىسى 19 ـ ئايەت) ئەگەر ئەمگەكچىلەر ئارتۇق ئىش ھەققى ئېلىشقا كېلىشكەن بولسا ياكى ئىشقا سالغۇچىلار ئەمگەكچىلەرنىڭ ئىش ھەققىنى تۇتۇۋېلىپ يەۋالسا، دۆلەتنىڭ دەرھال ئارىلىشىپ ھەممىگە ئورتاق ئادىللىق بىلەن ئىش ھەققى ئېلىپ بېرىشى زۆرۈر ۋە شەرتتۇر. شەيخۇلئىسلام ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دەيدۇ: "شۈبھىسىزكى، سانائەتچىلەرنى كىشىلەر مۇھتاج بولىۋاتقان توقۇمچىلىق، بىناكارلىق قاتارلىق سانائەتلەرگە مەجبۇر قىلغان

قوماندانمۇ ئوخشاش ئەجرىگە مۇيەسسەر بولىدۇ. ئىشقا سالغۇچىنىڭ سىنائەتچىنىڭ ئىش ھەققىدىن تۇتۇۋېلىشىغا، سانائەتچىمۇ ئۆزىنىڭ ئىش ھەققىدىن ئارتۇق ھەق تەلەپ قىلىشىغا يول قويۇلمايدۇ. مانا بۇ مەجبۇرىيەت ئۆتەش ئۈچۈن قولاي شارائىت ھازىرلاپ بېرىش دەپ ئاتىلىدۇ "

3) قېرىپ قالغاندا ۋە ئۆلۈپ كەتكەندە ئائىلىسىگە كاپالەتلىك قىلىش. ئەمگەكچى ياشىنىپ قېلىپ كۈچىدىن قالغان چاغدا ياكى كېسەللىك بالايى ئاپەت قاتارلىق سەۋەبلەر تۈپەيلىدىن ئەمگەك قىلىش ئىقتىدارىنى يوقاتسا، چوقۇم پاراۋان ياشاش ھوقۇقىدىن بەھرىمەن بولىدۇ. ناۋادا ئىشقا سالغۇچى ئەمگەكچىنىڭ بۇ ھوقۇقىغا كاپالەتلىك قىلالمىسا، بۇنى دۆلەت ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى لازىم. تۇنجى ئىسلام دۆلىتى پۇقرالارنىڭ دىنى ۋە ئىرقىغا قارىماستىن بۇنى ئۈستىگە ئالغان ئىدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىر قەۋمنىڭ ئالدىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېتىپ قېرى ئەئما بىر ئادەمنىڭ تىلەمچىلىك قىلىۋاتقانلىقىنى كۆرۈپ، ئۇنىڭ مورىسىگە ئۇرۇپ تۇرۇپ: " سەن قايسى ئەھلى كىتابتىن؟ " دەپ سورىۋېدى. ئۇ: "مەن يەھۇدى " دېدى. ئۆمەررەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇنىڭدىن: "نېمە ۋەجىدىن بۇ ھالغا چۈشۈپ قالدىڭ؟ " دەپ سورىۋېدى. ئۇ قېرىلىق ۋە مۇھتاجلىقتىن شۇنداق بولۇپ قالدىم " دېدى ۋە ئۇنى ئۆيىگە باشلاپ بېرىپ ئازراق بىر نەرسە بەرگەندىن كېيىن "بىز قېرىلار بىلەن كارىمىز بولماي، ياشلارغا ياردەم قىلساق قانداق بولىدۇ؟ " دەپ ئۇنى بەيتۇل مال خەزىنىسىگە ئەۋەتتى. دېمەك، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق بۇ قېرى يەھۇدىغا كاپالەتلىك قىلىپ، خارۇ زارلىقتىن قۇتقۇزۇپ قالدى. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دېگەن: "مەن مۆمىنلەرگە ئۆزلىرىدىنمۇ بەكرەك يېقىنمەن. مۆمىنلەردىن كىمكى ۋاپات بولۇپ كەتكەن چاغدا قەرز قىلىپ قالغان بولسا، ئۇنىڭغا ئوخشاش مەنمۇ تۆلەيمەن. ناۋادا بىرەر ئاپەتكە ئۇچرىغان بولسا ياردەم قىلىمەن. مىراس قالغان بولسا مىراسخورلىرى ئالىدۇ. قىسقىسى، ئىشچىنىڭ ئائىلىسىگە دۆلەت ھەر جەھەتتىن تولۇق كاپالەتلىك قىلىشى لازىم.

**1374-سۇئال: ئىسلام ۋە غەيرى ئىسلامنىڭ تەبىئەت ئۇقۇمىغا بولغا چۈشەنچىسى**

تەبىئەت دېمەك، كائىناتتا ئاللاھ ياراتقان ۋە ئىجاد قىلىشتا ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمنىڭ شېرىكچىلىكى بولمىغان ھايۋانلار، ئۆسۈملۈكلەر، جانسىز ماددىلا، ئېقىنلار ۋەگازلاردىن ئىبارەت شەيئىلەر دېمەكتۇر.

كوممۇنىزم: "تەبىئەت دېمەك، ھېچ كىمنىڭ ئىگەللىۋېلىشىغا بولمايدىغان ئاممىۋى مۈلۈك " دەپ قارايدۇ. كاپىتالىزم تەبىئەتنى "خۇسۇسىي مۈلۈك "دەپ قارايدۇ. ئىسلام بۇنىڭ ھەر ئىككىلىسىنى يەنى ئاممىۋى مۈلۈك ۋە خۇسۇسىي مۈلۈكنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ، دەپ قارايدۇ.

**1375-سۇئال: مۈلۈكنىڭ تۈرلىرى**

مۈلۈك ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ.

1) ئومومى مۈلۈك. بۇ ئىجاد قىلىش ئاللاھتىن باشقا ھېچ كىمنىڭ قولىدىن كەلمەيدىغان، بېلىق، دېڭىز، ئۇچار قۇش، ئوت چۆپ، گۈل گىياھ، دەل دەرەخ قاتارلىقلارغا ئوخشاش ئاللاھنىڭ مۈلكىدۇر.

2) دۆلەت مۈلكى. بۇ يول، ئاممىۋى باغچا، كۆرۈكلەرگە ئوخشاش ئىنسانلارنىڭ ئىجاد قىلىشى ئارقىلىق بارلىققا كەلگەن ۋە دۆلەت تەرىپىدىن تەسىس قىلىنغان مۇئەسسەسەلەردۇر.

3) خۇسۇسىي مۈلۈك. بۇ كىشىلەرنىڭ تىرىقچىلىق قىلىش، ئورمان بەرپا قىلىش، قۇدۇق

قېزىش، ئومۇمنىڭ مۈلكىنىڭ زېمىنغا قورۇلۇش بىنا قىلىش، بېلىق تۇتۇش، ئوت چۆپ ئوراش ئارقىلىق قولغا كەلتۈرگەن مۈلۈكتۇر.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسلام مۇنداق دېگەن: "كىمكى باشقا مۇسۇلمانلاردىن بۇرۇن بىرەرمۈلۈكنى قولغا كەلتۈرىدىكەن، ئۇ شۇ كىشىگە مەنسۇپ بولىدۇ". فۇقەھالار شۇنداق يەكۈن چىقاردىكى: "مۇباھقا (ئىجازەت بېرىلگەن نەرسىگە) تۇنجى بولۇپ ئىگە بولغان كىشى، ئۇنى ئۆز مۈلكى سۈپىتىدە تەسەررۇپ قىلالايدۇ". ناۋادا دۆلەتنىڭ كىشىلەرگە گۈللەندۈرۈش ۋە مەبلەغ سېلىش ئۈچۈن تەقسىم قىلىپ بەرگەن نەرسىلەرنى ئۇلارغا مۈلۈك قىلىپ بېرىش ھوقۇقى ھەمدە كىشىلەر دۆلەت تەقسىم قىلىپ بەرگەن نەرسىلەرنى، دۆلەتنىڭ كۆتكىنىدەك سەرپ قىلالمىسا، تەقسىماتنى قايتۇرۇۋېلىش ھوقۇقى بار. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمۇ شۇنداق قىلغان ئىدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىلال ئىبنى ھارىسقا كەڭ بىر پارچە زېمىننى بۆلۈپ بەرگەن بولۇپ، بىلال ئۇنىڭدىن پايدىلىنالمىغان ئىدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەلىپە بولغاندا، بىلالنى چاقىرتىپ: "ئى بىلال! سەن رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن كەڭ بىر پارچە زېمىن بۆلۈپ بېرىشنى تەلەپ قىلغانلىقىڭ ئۈچۈن پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ساڭا بىر پارچە زېمىن بۆلۈپ بەرگەن ئىدى. ھالبۇكى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇ زېمىننىڭ مەھسۇلاتىدىن باشقىلارغا بېرىلىشنى مەنئى قىلمىغان. سەن ئۇ زېمىندىن تولۇق پايدىلىنالمايسەن، شۇڭا ئۆزەڭ پايدىلىنالايدىغان يەرنى ئۆزەڭ ئېلىپقال، پايدىلىنالمايدىغان يەرنى بىزگە قايتۇرۇپ بەرگىن، ئۇنى بىز مۇسۇلمانلارغا تەقسىم قىلىپ بېرەيلى! "دېۋېدى، بىلال: "ئۇنداق قىلالمايمەن "دېدى. ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: "چوقۇم شۇنداق قىلىشىڭ كېرەك " دەپ ئۇنىڭ ئېھتىياجىدىن ئېشىپ قالغان يەرنى مۇسۇلمانلارغا تەقسىم قىلىپ بەردى.

## 1376-سۇئال: تەبىئەت ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مۇھىم ئامىلىدۇر

ئىسلام دىنى تەبىئەتنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ مۇھىم ئامىلى دەپلا قارىماستىن، بەلكى بارلىق ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرىنى ئەسلى تەبىئەتكە قايتىدۇ دەپ قارايدۇ. «ئۇ زېمىننى سىلەرگە بىسات قىلىپ بەردى، سىلەر ئۈچۈن ئۇنىڭدا يوللارنى ئېچىپ بەردى، بۇلۇتتىن يامغۇر ياغدۇرۇپ، ئۇنىڭ بىلەن تۈرلۈك ئۆسۈملۈكلەرنى ئۆستۈرۈپ بەردى، (ئۇلاردىن) يەڭلار ۋە مال چارۋىلىرىڭلارنى بېقىڭلار، ئۇنىڭدا ئەقىل ئىگىلىرى ئۈچۈن ئالاھنىڭ بارلىقىنى ۋە بىرلىكىنى كۆرسىتىدىغان نۇرغۇن دەلىللەر بار.» (تاھا سۈرىسى 53 ـ54 ـ ئايەتلەر).

تەبىئەتنىڭ زېمىن ۋە سۇدىن بولغان ئېلمېنتلىرى، ئىنسانلار ۋە ھايۋانلار پايدىلىنىدىغان تۈرلۈك گۈزەل ئۆسۈملۈكلەرنى ئىشلەپچىقىرىدۇ. سۇلايمان ئەلەيھىسسالام شامالنى يىراق مۇساپىنى مىسلىسىز سۈرئەت بىلەن باسىدىغان قاتناش ۋاستىسى قىلغان ئىدى.« سۇلايمانغا شامالنى (بويسۇندۇرۇپ بەردۇق) شامال چۈشتىن ئىلگىرى بىر ئايلىق مۇساپىنى، چۈشتىن كېيىن بىر ئايلىق مۇساپىنى باساتتى.» (سەبەئ سۈرىسى 12 ـ ئايەت).

سۇلايمان ئەلەيھىسسالام زېمىندىن مىس چىقىرىپ، ئۇنىڭ بىلەن ھەيكەل ياساشقا بۇيرۇيتتى، چۈنكى ھەيكەل ياساش سۇلايمان ئەلەيھىسسالامنىڭ شەرىئىتىدە (قانۇنىدا) ھالال ئىدى. شۇنداقلا مىس، ئوردا بىنا قىلىش، ئائىلىدە ئىشلىتىدىغان قازان قاتارلىق قاچا قۇمۇچلارنى ياساشقا ئىشلىتەتتى.

«ئۇنىڭغا (سۇلەيمانغا) مىس (چىقىدىغان) بۇلاقنى ئاققۇزۇپ بەردۇق، بەزى جىنلار

پەرۋەردىگارىنىڭ ئەمرى بويىچە سۈلەيماننىڭ ئالدىدا ئىشلەيتتى. ئۇلاردىن كىمكى بىزنىڭ ئەمرىمىزگە خىلاپلىق قىلىدىكەن، ئۇنىڭغا بىز دوزاخ ئازابىنى تېتىتىمىز، ئۇلار سۈلەيمانغا ئۇ خالىغان كاتتا سارايلارنى (مىس، ئەينەكتىن ئاجايىپ) ھەيكەللەرنى، كۆلدەك چوڭ لىگەنلەرنى، (چوڭلۇقتىن) مىدىرلىمايدىغان قازانلارنى ياسايتتى. (ئېيتقىنكى)، ئى داۋۇد ئائىلىسىدىكىلەر! (ئاللاھنىڭ ئۇ چوڭ نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلىڭلار مېنىڭ بەندىلىرىمدىن (ئاللاھنىڭ نېمەتلىرىگە) شۈكۈر قىلغۇچى بەك ئاز.» (سەبەئ سۈرىسى 12 ـ 13 ـ ئايەتلەر).

بۇنىڭدىن كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىنسانلارنىڭ سۈلەيمان ئەلەيھىسسالامنىڭ دەۋرىدىكى مەدەنىيىتى تازا تەرەققى قىلغان ئىدى. قىسقىسى ئىسلام ئىشلەپچىقىرىشقا ئىنتايىن كۆڭۈل بۆلۈپ، ئۇنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسى مەنبەئى قىلىدى ھەمدە ئىشلەپچىقىرىلغان مەھسۇلاتنى تارقىتىش بىلەن چەمبەرچەس باغلاپ، ئۇنى ئىشلەپچىقىرىشنىڭ ئاساسلىق ئامىللىرىدىن بولغان سەرمايە، ئەمگەك، تەبىئەتلەرنىڭ مەنبەئى قىلدى.

# بەشىنچى باپ. ئىقتىساتنىڭ مەنبەسى ۋە تارقىلىشى

## 1377ـسۇئال: كىشىلەرنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارىنىڭ پەرىقلىق بولىدىغانلىقى ھەققىدە قۇرئان كەرىمنىڭ بايانى

ئجانابى ئاللاھ ئىنسانلارنى كۈچ قۇۋەت جەھەتتە خىلمۇ خىل شەكىلدە ياراتتى. مەسىلەن: بەزىلەر ئەقىللىق بولسا، بەزىلەر دۆت بولىدۇ. بەزىلەر كۈچلۈك بولسا، بەزىلەر ئاجىز كېلىدۇ. بەزىلەرنىڭ تېنى ساغلام بولسا، بەزىلەر كېسەلچان كېلىدۇ. بەزىلەر ئېغىر بېسىق، سەۋرىچان بولسا، يەنە بەزىلەر تەنتەك سەۋرىسىز كېلىدۇ. تەبىئىكى ئىنسانلارنىڭ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىشتىكى پەرقىمۇ ئىنتايىن زور. ئىسلام دىنىدا پەرق مۇنۇ ئايەت ئارقىلىق ئىسپاتلانغان: «(ئېيتقىنكى:) بىلىدىغانلار بىلەن بىلمەيدىغانلار باراۋەر بولامدۇ » : (زۇمەر سۈرىسى 9 ـ ئايەت). « ئاللاھ سىلەردىن ئىمان ئېيتقانلار ۋە ئىلىم بېرىلگەنلەرنى بىر قانچە دەرىجە يۇقىرى كۆتىرىدۇ» ( مۇجادىلە سۈرىسى 11 ـ ئايەت).

(«قىلغان ياخشى ئەمەللىرى بىلەن پەقەت) ھاياتى دۇنيانى ۋە ئۇنىڭ زىبۇ زىننىتىنى (يەنى دۇنيانىڭ نېمەتلىرىنى) كۆزلەيدىغان كىشىلەرگە ئۇلارنىڭ ئەمەللىرىنىڭ ئەجرىنى بۇ دۇنيادىلا تولۇق بېرىمىز. دۇنيادا ئۇلارنىڭ ئەجرىدىن ھېچ نەرسە كېمەيتىلمەيدۇ، بۇنداق كىشىلەرگە ئاخىرەتتە دوزاختىن باشقا نەرسە يۇقتۇر. ئۇلارنىڭ قىلغان ئىشلىرى يوققا چىقىرىلىدۇ. قىلغان (ياخشى) ئەمەللىرى ھېسابقا ئېلىنمايدۇ.» (ھۇد سۈرىسى 15ـ 16 ـئايەتلەر)

بۇ ئايەتلەرنى ئۇبدان مۇلاھىزە قىلغىنىمىزدا، جان دىل بىلەن ئىشلىگۈچى چوقۇم ئەمگىكىدىن تولۇق نەتىجىگە ئېرىشەلەيدىغانلىقنى ھېس قىلالايمىز، گەرچە ئەمگەكچى كاپىر بولسىمۇ، قىلغان مېھنىتىگە مۇناسىپ ھالدا نەتىجە قازىنالايدۇ. دېمەك مېھنەتكەشلەر ئەمگىكىنىڭ نەتىجىسىدىن بەھرىمەن بولسا، ھۇرۇنلار ھەممىدىن مەھرۇم قالىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ تۇرمۇشتىكى ئۆزگەرمەس قانۇنىيىتى.

ئىسلام قانۇنىدا باشقىلار پايدىلىنالايدىغان ئەمما ئۆزىنىڭ پايدىلىنىشقا كۈچى يەتمەيدىغان يەر، مال مۈلۈك قاتارلىقلارنى باشقىلارنىڭ پايدىلىنىشىغا بۇيرۇلغان. مەسىلەن: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ بىلال ئىبنى ھارىسنى يېرىدىن پايدىلىنىشقا ئاجىز قالغان چاغدا، يەرنى مۇسۇلمانلارغا بۆلۈپ بېرىپ، ئۇنىڭغا يەرنىڭ ئىجارىسىنى ئېلىشقا رۇخسەت قىلغان. سەرمايىنى بىر ئادەم

چىقىرىپ، باشقا بىر ئادەم كۆچىنى چىقىرىدىغان، ئەمما تاپقان پايدىنىڭ ھەممىسى سەرمايە سالغان ئادەم ئالىدىغانلىقى ھەققىدە توختام تۈزۈلگەن بولسا، كۆچىنى چىقارغۇچىغا مەلۇم (مۇناسىپ) مىقداردا ھەق بېرىپ، پايدىنىڭ ھەممىسىنى مەبلەغ سالغان ئادەم ئالىدۇ. ئەمما مەبلەغ سالغۇچى كۆچىنى چىقارغۇچىغا ھەق بېرىدىغانلىقى ھەققىدە توختام تۈزۈشمىگەن بولسا، كۆچىنى چىقارغۇچى پايدىنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىنى ئالىدۇ. ئەگەر مەبلەغ سالغۇچى بىلەن كۆچىنى چىقارغۇچى پايدا زىياننى تەڭ كۆرىدىغانغا توختام تۈزۈشكەن بولسا، پايدا زىيان توختام بويىچە بولىدۇ.

## 1378-سۇئال: سەرمايە (مەبلەغ)

سەرمايىدىن مەقسەت دوللار قاتارلىقلارغا ئوخشاش نەخ پۇل ياكى ماشىنا ۋە كارخانىلاردىن ئىبارەت ئىشلەپچىقىرىش سايمانلىرى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئەگەر نەخ پۇلنى بىر ئادەمنىڭ پايدىلىنىشىغا ئۆچۈن بەرگەن بولسا، شەرىئەت قانۇنىغا ئاساسەن بەرگەن پۇللىرىدىن قىلچە ئارتۇق ئېلىشقا بولمايدۇ. پەقەت پۇلنى يوقىتىۋەتسىلا تۆلىتىۋالسا بولىدۇ، خالاس. شۇ ۋەجىدىن جازانە ھارام قىلىنغان. «جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ، بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلارئاللاھ ھارام قىلغان ئىشنى ھالال بىلىپ: سودا سېتىق جازانىگە ئوخشاش، دېدى » (بەقەرە سۈرىسى 275 ـ ئايەت).

ئاللاھ جازانە ئالغۇچىلار بىلەن تىجارەت قىلىپ پايدا ئالغۇچىلارنىڭ ئارىسىنى ناھايىتى روشەن ھالدا پەرقلەندۈرۈپ بەردى. چۈنكى جازانە يوقىلىپ كېتىش ياكى زىيىنىغا كېپىللىك قىلغىلى بولمايدىغان پايدىدۇر. ھالبۇكى، تىجارەت يوقىلىپ كېتىش ۋە زىيانغا كېپىللىك قىلغىلى بولىدىغان پايدا (مال).

## 1379-سۇئال: ئىسلام ئىقتىسادىغا ئايىت بەزى ئاتالغۇلار

1)زاكات. زاكات دېمەك: ئۆسىدىغان مال (شەرىئەتتە بەلگىلەنگەن) ئۆلچەمگە يەتكەن چاغدا، مەلۇم مىقداردا ئېلىنىدىغان مال دېمەكتۇر. زاكاتنى مۇسۇلمانلار ئۆزلىرىنىڭ مال مۈلكىنىڭ ئاز كۆپلىكىگە قاراپ ئايرىيدۇ. زاكات پەقەت مال مۈلكى زاكات ئۆلچىمىگە يەتكەن بايلارغىلا كېلىدۇ، نامراتلار بۇنىڭدىن مۇستەسنا. بايلار زاكاتلىرىنى تۆۋەندىكى ئۈچ تۈرلۈك ئادەملەرگىلا بېرىدۇ.

1 ـ ماددى جەھەتتىكى ئېھتىياجى ئىنتايىن زور بولغان پېقىر، مىسكىن، قەرزدار ۋە مۇساپىرلارغا ھەمدە قۇللارنى ئازاد قىلىشقا.

2 ـ مۇجاھىدلارغا، دىللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارغا.

3ـ زاكات خادىملىرىغا.

2) سەدىقە. سەدىقە دېمەك: مۇھتاجلارغا قىلىنىدىغان خالىسانە ياردەم دېمەكتۇر. ئىسلام دىنىدا سەدىقە بېرىش ئەڭ ياخشى ئەمەللەر قاتارىدىن سانىلىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەممۇ بىر قانچە ئورۇندا سەدىقە بەرگۈچىنىڭ ھېچقاچان نامرات بولۇپ قالمايدىغانلىقىنى ئەسلىتىپ ئۆتكەن. چۈنكى ئاللاھ رىزق بەرگۈچى (يەنى رەززاق) سۈپىتى بىلەن سەدىقە بەرگۈچىلەرنىڭ مال مۈلكىگە رىزق بېرىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "سەدىقە بەرگەن ئادەمنىڭ مال مۈلكى ھېچ قاچان كەملەپ كەتمەيدۇ "دېگەن ئىدى. ھەر قانداق بىر ئادەمنىڭ ئاز كۆرۈپ سەدىقە بەرمەسلىكى توغرا ئەمەس. چۈنكى "تاما تاما كۆل تولار "دېگەن گەپ بار ئەمەسمۇ؟ نۇرغۇنلىغان چوڭ تېپتىكى خەيرىيەت ئۇيۇشمىلىرىمۇ ئاز ئازدىن يىغىلغان ئىئانەلەردىن بارلىققا

كەلگەن، شۇ سەۋەبتىنمۇ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "بىر تال خورما چاغلىق نەرسە بولسىمۇ سەدىقە قىلىپ دوزاخ ئوتىدىن ساقلىنىڭلار "دېگەن ئىدى.

3) زۆرۈر بولغان نەفىقىلەر. زۆرۈر بولغان نەفىقىلەر ئىككى قىسىمغا بۆلۈنىدۇ. بىرىنچى، ئايالغا قىلىندىغان نەفەقە. ئىككىنچى، مىراس ئالىدىغان ئۇرۇق تۇغقانلىرىغا قىلىندىغان نەفەقە.

4) كەففارەت. ئۇ ئىنسانىنىڭ گۇناھىنى يۇيۇش ئۈچۈن بېرىلىدۇ. ئادەم ئۆلتۈرۈپ قويغانلىقىنىڭ جازاسى، زىھار قىلىش (ئايالىنى ئانىسىغا ئوخشىتىش) قەسەمنى بۇزۇش قاتارلىقلار ئۈچۈن كەففارەت بېرىلىدۇ.

5)نەزىر. نەزىر بولسا، ئىسلام دىندا ئاللاھنى ئۇلۇغلاش يۈزىسىدىن ئىنسانلارنىڭ ئۆتەشكە تېگىشلىك زۆرۈر مەجبۇرىيەتلىرىنىڭ بىرى. ئالايلۇق، بىر ئادەم "مەن مۇنچىلىك سەدىقە قىلىمەن"، ئانداق قىلىمەن، مۇنداق قىلىمەن دەپ نىيەت قىلغان بولسا، چوقۇم ئۇنى ئىجرا قىلىشى شەرت.

6)قۇربانلىق. قۇربانلىق دېمەك، قۇربان ھېيت كۈنلىرىدە ئاللاھقا يېقىنلىشىش ئۈچۈن بوغۇزلىنىدىغان چارۋىلار دېمەكتۇر. قۇربانلىقنىڭ كۆپ قىسمى مۇھتاجلارغا بۆلۈپ بېرىلىدۇ.

7)ئىنفاق (خەيرى ئېھسان)

ھەنەفىلەردە ئىنفاق دېمەك، بىر نەرسىنى ئەسلىسىنى ساقلاپ قالغان ئاساستا دەۋر قىلىش دېمەكتۇر دەپ تەبىر بېرىدۇ. لېكىن بىز ئىقتىساد ئارقىلىق بۇرۇن مەۋجۇت بولمىغان توك ئىنىرگىيە قۇرۇلمىسى قاتارلىق مۇئەسسەسىلەرنى قۇرۇپ چىقىشقا مۇھتاجمىز. ئىنسانىيەت دۇنياسىغا پايدىلىق يەرلەرگە سەرپ قىلغان خەير ئېھسان قانۇنلۇق ھېسابلىنىدۇ. ھاراق، زەھەرلىك چېكىملىك قاتارلىق يەرلەرگە سەرپ قىلىنغان ھەر قانداق بىر خەير ئېھسان قانۇنسىز ھېسابلىنىپ ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. ھارام يوللارغا خەير ئېھسان قىلىش پۇل مالنى بۇزۇپ چاچقانلىقتۇر. ئاللاھ پۇل مېلىنى ھارام يوللارغا سەرپ قىلغۇچىلارنى "شەيتانلارنىڭ بۇرادەرلىرى" دەپ ئاتىدى. «تۇغقانغا، مىسكىنگە، ئىبنى سەبىلگە (خەير ساخاۋەتتىن) ھەققىنى بەرگىن. (پۇل مېلىڭنى ناتوغرا يوللارغا) ئىسراپ قىلمىغىن، ئىسراپ قىلغۇچىلار ھەقىقەتەن شەيتانلارنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر. شەيتان پەرۋەردىگارىغا تولىمۇ كۇفرانى نېمەت قىلغان ئىدى.» « ئىسرا سۈرىسى 26 ـ27 ـ ئايەتلەر).

8)نەپىقە. نەفەقە ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. 1 ـ ئىستېمال ئۈچۈن بولغان نەفەقە. 2 ـ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن بولغان نەفەقە.

## 1380ـسۇئال: ئىتلافنىڭ مەنىسى ۋە ھۆكمى

ئىتلافنىڭ ئىككى تۈرلۈك مەنىسى بار: بىرىنچىسى، بىر نەرسىنى يوقىتىۋېتىش. ئىكككىنچىسى، مەنپەئەتلىنىش ئۈچۈن بىر نەرسىنى چىقىرىۋېتىش. يۇقىرىدىكى ئىشنىڭ بىرى يۈز بېرىپ پايدىسىز بولۇپ قالسا، بىز ئۇنى ئىتلاف دەپ ئاتايمىز. مەسىلەن، بىر ئادەم بىرەر سايمانىنى قەستەن سۇندۇرۇۋېتىپ، ئىشلەتكىلى بولمايدىغان ھالغا كەلتۈرۈپ قويسا، ئۇنى ھالاك قىلىۋەتكەن بولىدۇ.

ئىسلام دىنىدا كونا ماشىنا، كونا كىيىم قاتارلىق ئىشلەتكىلى بولىدىغان نەرسىلەرنى(ھالاك قىلىۋېتىش) بۇزۇپ چېچىۋېتىش ھارام قىلىنغان. رەسۇللاھ قوينى پەقەت يېيىش ئۈچۈنلا ئۆلتۈرۈشكە رۇخسەت قىلغان. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "ئاللاھ قۇشقاچ چاغلىق نەرسىلەرنى ناھەق ئۆلتۈرگەن ئادەملەردىن ھېساب ئالىدۇ "دېگەندە، ساھابىلار: "ئى ئاللاھنىڭ

ئەلچىسى! قۇشقاچ قاتارلىقلارنىڭ ھەققى نېمە؟“ دەپ سورىغان، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ”ئۇلار بوغۇزلىنىپ يېيىلىشى، بېشى كېسىلمەستىن تاشلىۋېتىلمەسلىكى لازىم“ دېگەن.

ئېينەك پارچىلىرى، گېزىت ژۇرنال ۋە قۇشخانىلاردا ئېقۋاتقان قان قاتارلىق بىز پايدىلىنىشقا مۇمكىن بولىدىغان سان ساناقسىز ئەشيالار توغرىلىق ئازراقلا ئويلىنىپ كۆرىدىغان بولساق، كۆپ مىقداردىكى بۇ بايلىقلارنى بىز ئاڭسىز ھالدا زايە قىلىۋەتكەنلىكىمىزنى ھېس قىلالايمىز.

ھاراق، زەھەرلىك چېكىملىك، قىمار قاتارلىق ئومۇمىي ئىنسانىيەت دۇنياسىغا زىيان زەخمەت ۋە بالايى ئاپەت ئېلىپ كېلىدىغان زىيانلىق نەرسىلەر ھەممە تەبىئەتتە باكتېرىيە بولغان غالجىر ئىت، يىلان، چايان قاتارلىق زىيانداش ھايۋانلارنى تەلتۆكۈس يوقىتىش لازىم. شۇنىڭدەك، مۇسۇلمانلار ئېلىپ كېتىشكە مۇمكىن بولمىغان دەل دەرەخ، تېرىلغۇ يەر، غەنىمەتلەرنى دۈشمەننىڭ بۇ نەرسىلەردىن پايدىلىنىپ مۇسۇلمانلارغا تەھدىت سالماسلىقى ئۈچۈن قەتئىي يوقىتىۋېتىش لازىم. ئۇرۇش جەريانىدا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ بەنى نەزىر قەبىلىسىنىڭ خورما دەرەخلىرىنى كەستۈرىۋەتكەن ئىدى. ناۋادا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بەنى نەزىرنىڭ خورما دەرەخلىرىنى كەستۈرۈۋەتمىسە ئىدى، بەنۇ نەزىر تەسلىم بولمىغان بۇلاتتى. بەنۇ نەزىر تەسلىم بولمىغان بولسا مۇسۇلمانلار نۇرغۇنلىغان تالاپەتلەرگە ئۇچرىغان بولاتتى.

## 1381ـسۇئال: نەفەقە ئۇقۇمى

نەفەقە ياكى ئۆزى ئۈچۈن بولىدۇ ياكى باشقىلار ئۈچۈن بولىدۇ. شۈبھىسىزكى نەفەقە باشقىلاردىنمۇ كۆرە ئالدى بىلەن ئۆزى ئۈچۈن بولىدۇ. مەسىلەن: بىر ئادەم رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا كېلىپ: ”مېنىڭ بىر دىنار پۇلۇم بار“ دېگەندە، رەسۇللاھ: ئۇنى ”ئۆزەڭگە سەرپ قىلغىن“دېگەن. ئۇ: ”مەندە يەنە بىر دىنار بار“ دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ”ئۇنى بالاڭغا سەرپ قىلغىن“دېگەن. ئۇ: ”مەندە دىناردىن يەنە باشقا بىرىسى بار“دېگەندە، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ”ئائىلەڭگە سەرپ قىلغىن“ دېگەن. دېمەك ئۆز ئېھتىياجىدىن ئېشىپ باشقىلارغا قىلىنىدىغان سەرپىيات (نەفەقە) دەپ ئاتىلىدۇ.

## 1382ـسۇئال: زۆرۈر بولغان نەفەقەنىڭ دائىرسى

باشقىلارغا قىلىنىدىغان نەفەقە ئىككى خىل ئەھۋال ئاستىدا بولىدۇ: ھەر زامان ئۆزىنىڭ ئەتراپىدا بولغانلارغا ياكى نامرات بولغانلارغا. زۆرۈر بولغان نەفەقەلەردىن ئايالىغا، خىزمەتچىسىگە، ئات، ئىت، مۈشۈك قاتارلىق ھايۋانلارغا قىلىنىدىغان نەفەقە. ئۆز ئەتراپىدا بولغان ھەر قانداق بىر نەرسىگە نەفەقە قىلىش ياكى ئۇنى قويۇۋېتىش كېرەك. بۇنىڭغا خىلاپلىق قىلغان ئادەم شەك شۈبھىسىز ھالدا گۇناھكار بولىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ”بىر ئايال بىر مۈشۈكنى تاماقمۇ بەرمەي، قويۇۋېمۇ بەرمەي باغلاپ قويغانلىقى ئۈچۈن دوزاخقا كىرىپ كەتكەن“ دېگەن.

پېقىر بولغانلىقتىن بېرىلىدىغان نەفەقە مەسىلەن: ئاتا ئانىغا، بالا چاقىلىرىغا ۋە بىر تۇغقان قېرىنداشلىرىغا نەفەقە قىلغانغا ئوخشاش. بۇ نەفەقەلەر ئۈچۈن چوقۇم تۆۋەندىكى ئۈچ شەرت ھازىرلىنىشى لازىم.

1 ـ نەفەقە قىلغۇچى باي بولىشى.

2 ـنەفەقە قىلىنغۇچى پېقىر بولىشى.

3ـ نەفەقە قىلغۇچى نەفەقە قىلىنغۇچى ئۆلۈپ كەتسە مىراسخور بولىشى.

پېقىرلارغا بېرىلىدىغان نەفەقە، يېمەك ئىچمەك، كېيىم كېچەك، جىھازلىرى تولۇق تۇرالغۇ جاي، تازىلىق ئەسلىھەلىرى قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

« ئى ئادەم باللىرى! ھەرناماز ۋاقتىدا كېيىمىڭلارنى كېيىڭلار » (ئەئراف سۈرىسى 31 ـ ئايەت)

زۆرۈر بولغان نەفەقىلەردىن قۇربان ھېيت كۈنى قۇربانلىق قىلىش. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: "شارائىتى يېتىپ يېتىلگەن تۇرۇپ قۇربانلىق قىلمىغان ئادەم بىزنىڭ نامازگاھىمىزغا يېقىن يولىمىسۇن!"

زۆرۈر بولغان نەفەقىلەردىن ھاجىلار ھەرەمدە بوغۇزلايدىغان ھەدىيەرلەر.

زۆرۈر بولغان نەفەقىلەردىن قەسەمنى بۇزۇش ئۈچۈن پېقىرلارغا تاماق، كىيىم كېچەك بېرىپ گۇناھنى يۇيىدىغان كەففارەت.

زۆرۈر بولغان نەفەقىلەردىن: ئىنساننىڭ ئۆزىگە ئىقتىسادى جەھەتتىن خەير ئېھسان قىلىشنى نىيەت قىلىپ، بىر ئىشقا قەتئىي بەل باغلىشى، مەسىلەن: "مەن مۇنچىلىك سەدىقە قىلىمەن ياكى كىيىم كېچەك ياكى تاماق بېرىمەن " دېگەنگە ئوخشاش.

زۆرۈر بولغان نەفەقىلەردىن يەنە "زاكات "بولۇپ، ئۇنى بايلار مەخسۇس خەيرىيەت ئىشلىرى ئۈچۈن سەرپ قىلىدۇ.

زۆرۈر بولغان نەفەقىلەردىن يەنە مۇسۇلمانلارنىڭ ھەر بىرىسى رامىزان ئېيىدا روزى ھېيت نامىزىدىن بۇرۇن بېرىدىغان "سەدىقە فىترە "دۇر.

زۆرۈر بولمىغان نەفەقىلەر ـ بۇ ئىسلام قانۇنىدا ئۆتەشكە تېگىشلىك بىر مەجبۇرىيەت ئەمەس. ئەمما مۇسۇلمانلارنىڭ ئاللاھقا يېقىنچىلىق قىلىش يۈزىسىدىن پېقىرلارغا خالىسانە بېرىدىغان سەدىقىلەردۇر.

بۇ نەفەقىلەردىن: بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمگە يېقىنلىشىش ئۈچۈن بېرىدىغان ھەدىيەلەربار. بۇنىڭدا يەنە بىر ئادەم ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن مەلۇم بىر شەخسكە بىرەر نەرسىنى مۈلۈك قىلىپ بېرىشكە قالدۇرغان ۋەسىيەت. بۇنىڭدىن يەنە بىر تەرىپىدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن بېرىلىدىغان (ۋەقف) بار.

## 1383ـسۇئال: نەفەقىنىڭ شەرتلىرى

سەرپ قىلىنىدىغان نەفەقىلەر قانۇنلۇق، لېكىن بۇنىڭ قانۇنىيتى تۆۋەندىكى ئۈچ شەرتنى ئۆزئىچىگە ئالىدۇ.

1ـ نەفەقە (خىراجەت) قىلغاندا، نورمال بولۇش. نورمال بولۇش دېمەك: "نەفەقە قىلغاندا، ھەددىدىنمۇ ئاشۇرۋەتمەسلىك، بېخىللىقمۇ قىلماسلىق "دېمەكتۇر. « ئۇلار (يەنى ئاللاھ ياخشى كۆرىدىغان بەندىلەر) خىراجەت قىلغاندا، ئىسراپچىلىقمۇ قىلمايدۇ، بېخىللىقمۇ قىلمايدۇ. ئوتتۇرا ھال خىراجەت قىلىدۇ. » (فۇرقان سۈرىسى 67 ـ ئايەت).

ئىسراپچىلىق قىلماق دېمەك: مەيلى ئۆزىگە بولسۇن ياكى باشقىلارغا بولسۇن، ئادەتتىن تاشقىرى خىراجەت قىلماق دېمەكتۇر. مەيلى قايسى خىل ئەھۋال ئاستىدا بولمىسۇن ئىسراپخورلۇق "مەكرۇھ"تۇر. « ئى ئادەم باللىرى! ھەر ناماز ۋاقتىدا (ياكى تاۋاپ ۋاقتىدا ئەۋرىتىڭلارنى سەتىر قىلىپ تۇرىدىغان) كېيىمىڭلارنى كېيىڭلار، يەڭلار، ئېچىڭلار ئىسراپ قىلماڭلار. ئاللاھ ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ھەقىقەتەن ياقتۇرمايدۇ »(ئەئراپ سۈرىسى 31 ـ ئايەت).

ئاللاھ بۇ ئايەتتە، كىيىم كېچەك، يېمەك ئىچمەك ۋە بارلىق خىراجەتلەردە ئىسراپخورلۇق

قىلماسلىقنى قاتتىق تەكىتلىگەن ھەمدە ئىسراپخورلۇقتىن قەتئىي مەنئى قىلغان. شۇڭا مەيلى تاھارەت ئالغاندا بولمىسۇن، مەيلى غۇسلى قىلغاندا بولمىسۇن، سۇنى ئىسراپ قىلىش"مەكرۇھ" تۇر.

بىر قېتىم سەئىد تاھارەت ئېلىۋاتقاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۇنىڭ يېنىدىن ئۆتۈپ كېتىۋېدى، سەئىد رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن "تاھارەت ئالغاندىمۇ سۇنى كۆپ ئىشلەتسە ئىسراپخولۇق قىلغان بولامدۇ؟ "دەپ سورىۋېدى، رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "ھەئە، گەرچە سەن ئېقىۋاتقان دەريانىڭ ئۈستىدە بولساڭمۇ "دەپ جاۋاپ بەرگەن.

بىر ئادەمنىڭ پۈتكۈل مېلىنى سەدىقە قىلىۋېتىشمۇ مەكرۇھتۇر، بۇنداق قېلىش ئىسراپخورلۇقنىڭ دائىرىسىگە كىرىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "سىلەر پۈتۈن مال مۈلكۈڭلارنى سەدىقە قىلىۋېتىپ باشقىلارغا مۇھتاج بولۇپ قالىسىلەر، سەدىقىنىڭ ئەڭ ياخشىسى ئۆزەڭلارنىڭ ئېھتىياجىدىن ئېشىپ قالغاندا بەرگىنىڭلار "دېگەن.

رىۋايەت قىلىنىشچە، سابىت ئىبنى قەيس ئىبنى شەمماس ئۇھۇد ئۆرۈشىدا بەش يۈز كۈپ خورمىدىن ئائىلىسىگە بىرىسىنىمۇ قالدۇرماستىن سەدىقە قىلىۋەتكەن. مۇئاز ئىبنى جەبەلمۇ شۇنداق قىلغان.

«مېۋە (نىڭ ھوسۇلى) نى يىغقان كۈنده (يەنى يىغقان ۋاقىتتا)، ئۇنىڭ ئۆشرىسىنى ئادا قىلىڭلار. ئىسراپ قىلماڭلار، ئاللاھ ھەقىقەتەن ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ياقتۇرمايدۇ» (ئەنئام سۈرىسى 141 ـ ئايەت).

دېمەك، ئىسلام دىنىنىڭ ئوتتۇراھاللىقنى ئاساس قىلغان ئەۋزەل قانۇنى باشقا ھەر قانداق بىر قانۇننى بېسىپ چۈشىدۇ. «شۇنىڭدەك (يەنى سىلەرنى ئىسلامغا ھىدايەت قىلغاندەك) كىشىلەرگە (يەنى ئۆتكەنكى ئۈممەتلەرگە) شاھىت بولۇشۇڭلار ئۈچۈن ۋە پەيغەمبەرنىڭ سىلەرگە شاھىت بولۇشى ئۈچۈن، بىز سىلەرنى ياخشى (ئوتتۇرا ھال) ئۈممەت قىلدۇق» (بەقەر سۈرىسى 143ـ ئايەت)

قىسقىي، ئىسراپخورلۇق، ئىنسانىيەت دۇنياسىنى ۋەيران قىلىپ تەرەققىيات ئالەمىنى ھالاكەت گىردابىغا سۆرەپ كىرىدۇ.

2ـ چوڭچىلىق ۋە تەكەببۇرلۇق قىلماسلىق. ئىسلام دىنى ساغلام جەمئىيەتلەرگە نەفەقە قىلىشنى چاقىرىق قىلىدۇ. ئومۇمەن قىلىپ ئېيتقاندا، بۇ ھەر بىر ئىنساننىڭ جەمئىيەتنى تەرەققىي قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئۆتەشكە تېگىشلىك مۇقەددەس بۇرچىدۇر. ناۋادا نەفەقەگە چوڭچىلىق ۋە تەكىببۇرلۇق ئارىلاشسا، نەفەقە قىلغۇچى ئەرزىمەس بىرنەرسىگە ئايلىنىپ قالىدۇ. ئىسلام ئىقتىسادىدا مال مۈلۈك بىلەن ئەخلاق بىر بىرىگە چەمبەر چەس باغلانغان. « ئى مۆمىنلەر! پۇل مېلىنى كىشىلەرگە كۆرستىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدىغان، ئاللاھقا ۋە ئاخىرەت كۈنىگە ئىمان كەلتۈرمەيدىغان كىشى (نىڭ قىلغان ئەمەلىنى بىكار قىلىۋەتكىنىگە) ئوخشاش، بەرگەن سەدىقەڭلارنى مىننەت قىلىش ۋە ئەزىيەت يەتكۈزۈش بىلەن بىكار قىلىۋەتمەڭلار» (بەقەرە سۈرىسى 264 ـ ئايەت)

3ـ زۆرۈر بولغاندا، ئېھتىياج كۈچلۈك بولغان ئەھۋال ئاستىدا بېخىللىق قىلماسلىق ۋە كۈچىنىڭ يېتىشىچە نورمالنى ھالەتتە پۇل مال سەرپ قىلىش. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ھەدىسلىرى بىلەن فۇقەھالارنىڭ ھېكمەتلىك سۆزلىرى توغرىلىق ئوبدان پىكىر

يۈرگۈزگەن ئادەم بۇنى ئېنىق چۈشىنەلەيدۇ. بۇندىن باشقا يەنە پايدىسىز يەرلەرگەئارتۇقچە چىقىم قىلماسلىق.

جابىرنىڭ رىۋايىتىگە كۆرە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام (ئۆلۈكلەرگە) قەبرە قاتۇرۇشتىن مەنئى قىلغان. چۈنكى ئۇنداق قىلىش ئۇنىڭغا مەيلى ئۆلۈك ياكى تىرىكنىڭ ئېھتىياجى بولمىغانلىقتىن بىھۇدە ئاۋارىگەرچىلىكتۇر. زۆرۈر بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا تاملارغا گىلەم تارتىشمۇ ئانچە ياخشى ئىش ئەمەس. چۈنكى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام بىر غازاتتا ئائىشىنىڭ بىر پارچە پالاسنى تامغا تارتىپ قويغانلىقىنى كۆرۈپ قاتتىق خاپا بولىدۇ-دە ئۇنى ئېلىپ پارچە پارچە قىلىۋېتىدۇ ۋە: "ئاللاھ بىزنى تاش تۇپىلارنى زىننەتلەشكە بۇيرۇمىغان "دەيدۇ. جەمئىيەتنىڭ ئىقتىسادقا ئېھتىياجى ئىنتايىن كۈچلۈك بولغان شارائىتتا، تاملارنى زىلچا گىلەملەر بىلەن بېزەيمىز دەپ ئارتۇقچە چىقىم قىلىشىمىز، ئىسلام دىنىدا ئەڭ يامان كۆرۈلىدىغان قىلمىشلاردۇر.

**1384-سوئال: نەپەقەنىڭ ئۆزىگە خاس پايدىلىرى**

شۈبھىسىزكى، نەپەقىنىڭ مەبلەغكە ئايلىنىشى باشقا ئىقتىساد تۈزۈلمىلىرىدە بولمىغان ئىسلام دىنىنىڭ ئۆزىگە خاس خۇسۇسىيەتلىرىدىن بىرىدۇر. مەبلەغكە ئايلانغان نەپەقەنى سەرپ قىلغۇچىنىڭ چوقۇم ساپ نىيەتلىك ساغلام ئادەم بولىشى شەرت. يۇقىرىقى نەپەقەلەرنى ياخشى نىيەت بىلەن ياخشى يوللارغا سەرپ قىلغۇچى تۆۋەندىكىدەك نەتىجىلەرگە ئېرىشىدۇ.

1) كەڭلىگى ئاسمان زېمىنچىلىك كېلىدىغان جەننەت. «شۈبھىسىزكى، ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغانلار، پەرۋەردىگارىنىڭ ھۇزۇرىدا ئاجىزلىق بىلدۈرگەنلەر، ئەنە شۇلار ئەھلى جەننەتتۇر. ئۇلار جەننەتتە مەڭگۈ قالغۇچىلاردۇر» (ھۇد سۈرىسى 23 - ئايەت) « ئىمان ئېيتقان ۋە ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان كىشىلەرنى جەننەتنىڭ ئاستىدىن ئۆستەڭلەر ئېقىپ تۇرىدىغان ئالىي جايلىرىغا ئورۇنلاشتۇرىمىز. ئۇ يەرلەردە ئۇلار مەڭگۈ قالىدۇ. ياخشى ئەمەللەرنى قىلغۇچىلارغا بېرىلىدىغان مۇكاپات نېمە دېگەن ياخشى» (ئەنكەبۇت سۈرىسى 58 - ئايەت). شۇ چاغدا نەپەقە قىلغۇچى قاتمۇ قات ياخشى نەتىجىلەرگە ئېرىشىدۇ. «ئاللاھنىڭ يولىدا پۇل مېلىنى سەرپ قىلغانلارنىڭ (سەرپ قىلغان نەرسىسى يەرگە تېرىلىپ) يەتتە باشاق چىقارغان، ھەر باشىقىدا 100 دان تۇتقان بىر دانغا ئوخشايدۇ. ئاللاھ خالىغان بەندىسىگە ھەسسىلەپ ساۋاب بېرىدۇ. ئاللاھنىڭ مەرھەمىتى (چەكلىك ئەمەس) كەڭدۇر (ئاللاھ مال سەرپ قىلغۇچىنىڭ نىيىتىنى بىلگۈچىدۇر » (بەقەرە سۈرىسى 261 -ئايەت).

2) سەرپ قىلغان نەپەقەنىڭ نەتىجىسىنى ئۇ دۇنيادىلا كۆرۈپلا قالماستىن، بەلكى يەنە بۇ دۇنيادىمۇ كۆرىدۇ، يەنە نەپەقە قىلىنغان مالدىن ھەسسىلەپ بەرىكەت قالىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "سەدىقە بەرگەن مال ھەرگىز كەملەپ قالمايدۇ "دېگەنىدى. جۈملىدىن نەپەقە قىلغۇچىغا رىزىق ئۇيلىمىغان يەردىن سەلدەك ئاقىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "رىزقىم كەڭ بولسۇن دېگەن ئادەم سىلە رەھىمنى ئۈزۈپ قويمىسۇن"دېگەن ۋە يەنە: "سەن پۇل مېلىڭنى ياخشىلىق يوللىرىغا سەرپ قىلساڭ، ساڭىمۇ پۇل مېلىنى سەرپ قىلىدىغانلار چىقىدۇ "دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام يەنە: "ھەركۈنى ئەتىگەن ئىككى پەرىشتە چۈشۈپ (ئى ئاللاھ!پۇل مېلىنى نەپەقە قىلغۇچىغا ھەسسىلەپ پۇل مال ئاتا قىلغىن) دەپ دۇئا قىلسا يەنە بىرى:(ئى ئاللاھ! بېخىللىق قىلغۇچىنىڭ پۇل مېلىنى يوق قىلغىن) دەپ دۇئا قىلىدۇ " دېگەن.

3)ھەر زامان نەفەقە قىلىپ تۇرغۇچى تۇرلۇك تۇمەن بالايى ئاپەتلەردىن ساقلىنىپ قالىدۇ. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "باشقا مۇسۇلمانلارنى كىيىم كېچەك بىلەن تەمىنلىگەن ئادەم ئاللاھنىڭ قوغدىنىش دائىرىسىدە بولىدۇ. دىگەن. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "سەدىقە بېرىشكە ئالدىراڭلار. چۈنكى سەدىقە بېرىلگەن يەر بالا قازادىن ھەر زامان خالىي قالىدۇ" دېگەن.

## 1385-سۇئال: مال-مۈلۈك ئۇقۇمى ۋە شەرتلىرى

مال مۈلۈك دېمەك، (ئىنسان) تەبىئىتىنى ئۆزىگە مايىل قىلىدىغان ۋە ئېھتىياج چۈشكەندە سەرپ قىلىش ئۈچۈن ساقلايدىغان بايلىق دېمەكتۇر. مال مۈلۈكنىڭ فۇقەھالار نەزىرىدە ئىككى تۈرلۈك شەرتى بار.

1 - تۈرلۈك مەنپەئەتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان ماددىي قىممەتكە ئىگە بارلىق مال مۈلۈك.

1- قانۇنى جەھەتتىن تولۇق پايدىلىنىش ئۈچۈن مال ھالال بولىشى شەرت، چۈنكى ھاراق، چوشقا ۋە ھەرخىل نىجىس نەرسىلەر ئارقىلىق قولغا كەلگەن ھارامماللارنى سەرپ قىلىش قەتئىي دۇرۇس ئەمەس.

## 1386-سۇئال: مال مۈلۈكنىڭ تۈرلىرى

مال مۈلۈك، يەر زېمىنغا ئوخشاش كۆچمەس مۈلۈك بولىدۇ ياكى ئۆسۈملۈك ۋە ھايۋانغا ئوخشاش كۆچمە مۈلۈك بولىدۇ. پۇل يارتىلىشىدىلا ئالتۇن كۈمۈشكە ئوخشاش تەبىئىي بولىدۇ ياكى قەغەز ۋە مەدەن پۇللارغا ئوخشاش ياساش ئارقىلىق قولغا كېلىدۇ. مال مۈلۈك ئاساسەن ئىككى خىل بولىدۇ: ئومۇمىي مۈلۈك ۋە خۇسۇسى مۈلۈك.

1- ئومۇمىي مۈلۈك. ئومۇمىي مۈلۈك دېمەك، مەلۇم بىر شەيئىنىڭ مەلۇم بىر شەخسكە خاس بولۇپ قالماسلىقى دېمەكتۇر. ئومۇمىي مۈلۈكنى خۇسۇسىي مۈلۈككە ئۆزگىرىش نوقتىئىي نەزىرىدىن قاراپ ئىككى تۈرگە ئايرىش مۇمكىن. بىرىنچى، ئىجاد قىلىشتا ئاللاھتىن باشقا ھېچكىمنىڭ ئارىلىشىشى بولمىغان ۋە ئىجاد قىلىنىشتا پۈتۈنلەي ئومۇمغا مەنپەئەتلىك بولغان نەرسىلەردۇر. مەسىلەن: دېڭىزدىكى بېلىقلار، ھاۋادىكى ئۇچار قۇشلار، ئورمانلىقلاردىكى دەل دەرەخلەر ۋە دېڭىز ئوكيانلاردىكى سۇلارغا ئوخشاش. بۇ تۈردىكى مۈلۈك خۇسۇسى مۈلۈككە ئايلىنىپ كېتىشى مۇمكىن. ئومۇمغا مەنپەئەتلىك بولغان نەرسىلەر، مەسىلەن: ئاممىۋى يوللار، مەسجىدلەر، دېڭىز ۋەباشقىلار، بۇ تۈردىكى ئومۇمىي مۈلۈك ھەر قانداق بىر ئەھۋال ئاستىدا خۇسۇسىي مۈلۈككە ئايلانمايدۇ.

2- خۇسۇسىي مۈلۈك. خۇسۇسىي مۈلۈك دېمەك، بىر شەخسنىڭ مەلۇم بىر نەرسىگە يالغۇز ئىگىدارچىلىق قىلىپ ئۆزى خالىغانچە تەسەررۇپ قىلىشى، دېمەكتۇر.

## 1387-سۇئال: مال مۈلۈككە ئىرىششىنىڭ قانۇنلۇق يوللىرى

مال مۈلۈكنىڭ قانۇنلۇق يوللىرىنى ئۈچ نۇقتىغا يىغىنچاقلاپ چۈشەندۈرىشىمىز مۇمكىن.

1) مال مۈلۈككە ئىگە بولۇش پەقەت ئاللاھنىڭ مۈلۈكدار قىلىشى بىلەنلا قولغا كېلىدۇ. چۈنكى مال مۈلۈك ئەسلىدە ئاللاھنىڭ بولۇپ مال مۈلۈكنىڭ ھەقىقى خۇجايىنى ئاللاھتۇر. «سىلەرگە ئاللاھ ئاتا قىلغان مال مۈلۈكنىڭ بىر قىسمىنى (ئۆزلىرىنى ئازاد قىلىشقا ياردەم تەرىقىسىدە) ئۇلارغا بېرىڭلار» (نۇر سۈرىسى 33- ئايەت).

ئەگەر بىرەر مال مۈلۈك بىر ئىنساننىڭ قولىغا ئۆتۈپ قالسا، ئۇ ئىنسان ئۇ مال مۈلۈكنى پەقەت

هايات ۋاقتىدىلا پايدىلىنالايدۇ. ئۇ ئىنسان ئۆلۈپ كەتكەن چاغدا، مال مۈلۈك ھەقىقىي خوجايىنى بولغان ئاللاھنىڭ ئىلكىگە ئۆتىدۇ-دە، ئاللاھ ئۇنى خالىغان ئادەمگە ئاتا قىلىدۇ. مىراسقا دائىر ئايەتلەر ھەر بىر مىراسخورنىڭ ئېلىشقا تېگىشلىك ئۆلۈشىنى ئىنتايىن سىستېمىلىق ھالدا ئوچۇقلاپ بەردى. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: "مىراسخورغا ۋەسىيەت يوق "دېگەن. يەنە مىراسخورغا ئاللاھ قارار قىلغان مىراستىن ئارتۇق قىلىچە كەم زىيادە قىلىشقا بولمايدۇ.

2) ئومۇمىي مەنپەئەت بولمىغان مال مۈلۈك، ئومۇمىي مۈلۈكتىن خۇسۇسىي مۈلۈككە ئايلىنىپ كېتىدۇ. مەسىلەن: ئۇۋ ئوۋلاش، ئۆلۈك زېمىننى تىرىلدۈرۈش ئارقىلىق ئومۇمىي مۈلۈك خۇسۇسىي مۈلۈككە ئايلىنىدۇ. ئۆلۈك زېمىننى تىرىلدۈرۈش دېمەك، ئىگىسىز تاشلىنىپ ئاق قالغان زېمىنغا تېرىقچىلىق قىلىش، ئورمان بەرپا قىلىش ئارقىلىق زېمىننى كۆكەرتىش دېمەكتۇر. ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ۋە ئىمام مالىك قاتارلىقلار: "بىر ئادەم يەر زېمىننى ئۈچ يىلغىچە كارى بولماي تاشلىۋەتسە، ئۇ ئۆلۈك زېمىن ھېسابلىنىدۇ. ئۇ زېمىنغا باشقىلار پەيغەمبىرىمىزنىڭ سۆزىگە بىنائەن سېتىۋېلىش ئارقىلىق ئىگىدارچىلىق قىلىدۇ. كىمكى ئىگىسى تەرىپىدىن ئاق تاشلىنىپ قالغان زېمىننى گۈللەندۈرىدىكەن ئۇ زېمىننىڭ ئىگىسى شۇ بولىدۇ.

3- توختام ئارقىلىق ئىگىدارچىلىق قىلىش.

بىرىنچى: سوۋغات، سەدىقە، ۋەسىيەت ۋە قەرز ئېلىشقا ئوخشاش بەدەلسىز مال مۈلۈككە ئىگىدارچىلىق قىلىش ئۈچۈن تۈزۈلىدىغان توختام "ئىئانە توختاملىرى "دەپ ئاتىلىدۇ. شۇڭا مال مۈلۈككە پەقەت ئاغزاكىلا ئەمەس، ھەقىقىي تۇردە ئېرىشىش بو توختامنامىگە ئېرىشكەنلىك بولىدۇ.

ئىككىنچى: بىر ئادەم بىر ئۆينى پۇلغا سېتىۋېلىش، ئىجارە ئېلىش، كېپىل بولۇش قاتارلىقلارغا ئوخشاش مالنى مالغا ئالماشتۇرۇش ئۈچۈن تۈزۈلىدىغان توختام: "كاپالەتكە ئىگە توختاملار "دەپ ئاتىلىدۇ.

## 1388-سۇئال: توختام تۈزگۈچى ئىككى تەرەپنىڭ شەرتلىرى

توختام تۈزگۈچى ئىككى تەرەپنىڭ شەرتلىرى تۆۋەندىكىدەك توغرا بولۇشى شەرت:

1) توختام تۈزگۈچى ئەقلىي جەھەتتىن ساغلام بولۇشى لازىم. چۈنكى ساراڭنىڭ سودا سېتىق بىلەن شۇغۇللىنىشى ۋە ھەر قانداق بىر ئەھۋال ئاستىدا توختام تۈزۈشى دۇرۇس ئەمەس.

2) توختام تۈزگۈچى بالاغەتكە يەتكەن بولۇشى شەرت. چۈنكى بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك باللار پايدا زىياننى تازا ئېنىق پەرقلەندۈرەلمىگەنلىكتىن تۈزگەن توختىمى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ.

3) توختام تۈزگۈچى ئەخمەق بولماسلىقى شەرت. چۈنكى ئەخمەق مال مۈلۈكنى قانداق سەرپ قىلىشنى بىلمەيدۇ. «ئاللاھ تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى قىلغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار، ئۇلارنى يېمەك ئىچمەك، كىيىم كېچەكلەر بىلەن تەمىنلەڭلار، ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىڭلار » (نىسا سۈرىسى 5 - ئايەت). ئىسلام دىنىدا بۇ ئەخمەقلەرنىڭ مال مۈلكىنى قوغداپ قېلىش ۋە ساغلام ئىقتىسادى ئىگىلىكنى گۈللەندۈرۈشتىكى جەمئىيەتنىڭ ھوقۇقىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن قانۇن قىلىپ بەلگىلىگەن.

4) تۈزۈلگەن توختامغا ھەر ئىككى تەرەپ رازى بولۇش. چۈنكى ھەر ئىككى تەرەپ رازى بولمىغان توختام ئىناۋەتسىزدۇر.

**1389ـ سۇئال: تاۋار مەسلىسىدىكى ئومومى پىرىنسىپلار**

1ـ مەھسۇلاتنى تولۇق ئىشلەپچىقىرىش. تاۋارلارغا مەيلى باي بولسۇن ياكى كەمبەغەل بولسۇن، تۇل بولسۇن ياكى مىسكىن بولسۇن ھەممىسى ئورتاق مۇھتاج. شۇڭا تاۋارلارنى ئەڭ ئەرزان باھادا سېتىش لازىم. مەھسۇلاتنىڭ ئېھتىياجى بويىچە تاۋارلارنىڭ باھاسىنى خالىغانچە ئۆستۈرۈۋېلىشقا بولمايدۇ. ئىسلام دىنىدا تاۋارلارنى ئېھتىياجىدىن تاشقىرى ئىشلەپچىقىرىش قەتئىي چەكلەنگەن. چۈنكى ئادەتتىن تاشقىرى تاۋار ئىشلەپچىقىرىش ئىستېمالچىلارنى ۋەيران قىلىدۇ. شۇنىڭدەك، بازارنى مونوپول قىلىۋېلىش مال باھاسىنىڭ ئۆرلەپ كېتىشىگە سەۋەب بولغانلىقتىن ھارام قىلىنغان. ئېلىم سېتىمدىكى دەللالچىلىق مەكرۇھتۇر. چۈنكى دەللال ھەق (چاي پۇلى) ئالغانلىقتىن، ئىستېمالچىلارغا مال قىممەت توختاپ قالىدۇ. ئەڭ ياخشىسى تاۋار ئىشلەپچىقارغۇچى بىلەن ئىستېمالچىلار بىۋاستە ئالاقە قىلغىنى تۈزۈك. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "شەھەرلىك ئادەملەر يېزىدىن كەلگەنلەر ئۈچۈن دەللاللىق قىلمىسۇن " دېگەن ئىدى.

2ـ قانۇنسىز ئاربىلاشماسلىق. ئىسلام دىنى مۆمىنلەرنى قازا ۋە قەدەر بىلەن يېتىشتۈردى. ئاللاھ سەن ئۈچۈن تەقدىر قىلغان نەرسە ھەرگىز باشقىلار ئۈچۈن بولۇپ قالمايدۇ. شۇنداقلا باشقىلار ئۈچۈن تەقدىر قىلغان نەرسىلەر قانداقتۇر سېنىڭ بولۇپ قالمايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "بىر ئادەم ئۆزىنىڭ (دىنى) قېرىندىشىنىڭ سودىسىنى بۇزمىسۇن "دېگەن.

3ـ شەرتلىك بازارنى ئوڭچە ئىگەللىۋالماسلىق. ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ھاجاتمەنلەرنىڭ ئېھتىياجىغا قاراپ ئىش قىلىدىغان قىلىپ يېتىشتۈردى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشى، مۇسۇلمان مۇسۇلمانغا ھەرگىز زۇلۇم قىلمايدۇ. كىمكى (مۇسۇلمان) قېرىندىشىنىڭ ھاجىتىدە بولىدىكەن ئاللاھمۇ ئۇنىڭ ھاجىتىدە بولىدۇ. كىمكى، بىرەر مۇسۇلماننىڭ بېشىغا چۈشكەن مۇسىبەتنى يەڭگىللەتسە، ئاللاھ ئۇنىڭدىن قىيامەت كۈنىنىڭ مۇسىبىتىدىن بىر مۇسىبەتنى يەڭگىللىتىدۇ "دېگەن. ئىنسانلارنىڭ ئېھتىياجى بويىچە باھانى كونترول قىلىپ ياكى قانداقتۇر شەرتلەر بىلەن بازارنى ئوڭچە ئىگەللىۋېلىش ئىسلامغا خاس خۇسۇسىيەت ئەمەس. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەجبۇرى سېتىشنى مەنئى قىلغان، «كىشىلەرنىڭ نەرسىلىرىنى كەم بەرمەڭلار» . (ئەئراف سۈرىسى 85ـ ئايەت)

4ـ كەڭ قورساقلىق قىلىش ۋە قولايلىق يارىتىپ بېرىش. ئىسلامنىڭ ئىقتىسادى مۇئامىلىلەردە ئومۇمىي ۋە خۇسۇسىي خۇسۇسىيەتلىرىدىن، كەڭ قورساقلىق قىلىش ئالاھىدە كۆزگە چېلىقىدۇ. بۇ سودا سېتىق ۋە قەرز ئېلىش قاتارلىق بىرقانچىلىغان ئىشلاردا ئالاھىدە رول ئوينايدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "ئېلىم سېتىمدا ۋە قەرز بەرگەندە كەڭ قورساقلىق قىلغان ئادەمگە ئاللاھ رەھىم قىلسۇن "دېگەن. بۇنىڭدىن يەنە قىينچىلىقتا قالغان قەرزدارغا مۇھلەت بېرىش بار. مەسىلەن: مال سېتىۋالغۇچى بەلگىلەنگەن مۇددەت ئىچىدە پۇلنى بېرىشكە ئامال قىلالمىسا، ئاللاھنىڭ مۇنۇ سۆزىگە ئاساسەن بىر مەزگىل كۈتۈش لازىم. «ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار، ئەگەر (خەيرلىك ئىش ئىكەنلىكىنى بىلسەڭلار، قىينچىلىقتا قالغان قەرزداردىن ئالىدىغان قەرزنى ئۇنىڭغا سەدىقە قىلىپ بېرىۋەتكىنىڭلار سىلەر ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇر.» (بەقەر سۈرىسى 280 ـ ئايەت).

بۇخارى ۋە مۇسلىمنىڭ رىۋايىتىگە كۆرە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: " قىيامەت كۈنى ئاللاھ مال ئاتا قىلغان بەندىسىدىن "سەن دۇنيادا نېمە ئىش قىلغان ئىدىڭ؟ "دەپ سورايدۇ،

ئۇ بەندە ”ئى پەرۋەردىگارىم! سەن ماڭا بەرگەن مال بىلەن سوداسېتىق قىلاتتىم، سودا سېتىقتىكى مېنىڭ بىردىن بىر ئەخلاقىم، قىيىنچىلىقتا قېلىپ قالغانلارغا قولايلىق يارىتىپ بېرىش ۋە قەرزدارلارغا قەرزىنى تۆلىيەلگەنگە قەدەر مۆھلەت بېرىش ئىدى “دەپ جاۋاب بېرىدۇ. ئاللاھ ”مەن بۇنى سەندىن ئۇبدان بىلىمەن، ئى(پەرىشتەلەر!): بۇ بەندەمنىڭ ئىشلىرىنى قولايلاشتۇرۇپ بېرىڭلار “دەيدۇ.“

5- بۇ خۇسۇسىيەتلەردىن يەنە توختامنى بىكار قىلىش ئالاھىدە ئورۇن تۇتىدۇ. مەسىلەن: خېرىدار ئېلىپ بولغان مالغا ئېھتىياجى يوقلىقىنى بىلدۈرسە مال ساتقۇچى دەرھال توختامنى بىكار قىلىپ مالنى قولغا ئېلىش. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىمكى مۇسۇلمانغا كەڭچىلىك قىلىدىكەن ئاللاھ ئۇنىڭغا كەڭچىلىك قىلىدۇ»

6- راستچىللىق ۋە ئىشەنچ. بۇ ئومۇمەن مۆمىنلەرنىڭ، خۇسۇسەن ئىقتىساد ساهەسىنىڭ خۇسۇسىيەتلىرىدىندۇر. چۈنكى راستچىللىق ۋە ئىشەنچ سودا ساهەسىدىكىلەرگە ئىشەنچ ئاتا قىلىدىغان ئۆزگىچە خۇسۇسىيەتتۇر. شۇڭا پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام ئىقتىساد ۋە بۇ خۇسۇسىيەتلەر بىلەن سۈپەتلەنگەن سودىگەرلەرنى ماختاپ:”ئىشەنچىلىك ۋە راستچىل سودىگەر (قىيامەت كۈنى) پەيغەمبەرلەر، سىددىقلەر ۋە شەھىدلەر بىلەن بىرگە بولىدۇ “دېگەن.

7- قەسەم قىلماسلىق . ئىسلامدىكى قەسەم ئەسلىدە جېدەل ماجىرانى يوقىتىش ئۈچۈن قانۇنلاشتۇرۇلغان بولۇپ، كەلسە كەلمەس يەرلەردە قەسەم قىلىش جائىز ئەمەس. بۇنىڭدىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، كەسىپنى، تىجارەتنى تەرەققى قىلدۇرۇش ۋە خېرىدارنى قانائەتلەندۈرۈش ئۈچۈن قىلغان قەسەم ھەقىقىي قەسەم ئەمەس. ئەگەر سىز قەسەمنى بۇ شەكىلدە قوللانسىڭىز ئاللاھنىڭ قانۇنىغا تاجاۋۇز قىلغان بولىسىز. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ”سودا سېتىقتا كۆپ قەسەم قىلىشتىن ھەزەر ئەيلەڭلار، چۈنكى ئۇ، دەسلەپتە پايدا قىلغاندەك قىلغىنى بىلەن ئاخىردا ھەممىنى يوق قىلىدۇ “دېگەن. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام يەنە بىر ھەدىستە: ”قەسەم تاۋارلار ئۈچۈن پايدىلىق، كەسىپ ئۈچۈن زىيانلىقتۇر “دېگەن.

8- ئىشتا تەجرىبىلىك بولۇش . ئىسلام دىنى مۇسۇلمانلارنى ئىشتا تەجرىبىلىك ۋە ساداقەتمەن قىلىپ يېتىشتۈردى. دېمەك، ھەر قانداق بىر ئىشتا پۇختا (تەجرىبىلىك) بولۇش مۇسۇلمانلارغا خاس گۈزەل ئەخلاقتۇر. پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام: ”شۈبھىسىزكى، ئاللاھ ھەر قانداق بىر ئىشنى پۇختىلىق بىلەن قىلغان ئادەمنى ئىنتايىن ياخشى كۆرىدۇ “دېگەن.

9- مال مۈلۈككە بولغان مەجبۇرىيەت. مال مۈلۈككە ئىگە بولمىغان ئادەملەرنى مەجبۇرىيەت ئۆتەشكە زورلىماسلىق ئىسلام دىنىنىڭ ئادالەتپەرۋەرلىكىدۇر. كىمكى كۆپ مال مۈلۈككە ئىگە بولىدىكەن كۆپ مەجبۇرىيەت ئۆتەيدۇ. ئازلار، ئەھۋالىغا قاراپ ئۆتەيدۇ. بىر نەرسىگە ئىگە بولالمىغانلار ھېچنەرسە ئۆتىمەيدۇ.

### 1390-سۇئال: مال مۈلۈككە بولغان مەجبۇرىيەتلەر قايسى

مال مۈلۈككە بولغان مەجبۇرىيەلەر زاكات، جىزىيە، نەپەقە، سەدىقە، مەبلەغ سىلىش قاتارلىقلاردىن ئىبارەت.

### 1391-سۇئال:زاكاتنىڭ پىرىنسىپلىرى

(1) ھەرىكەت ياكى كۈچ ئارقىلىق ئۆسۈپ تۇرىدىغان مال مۈلۈككە ئىگە بولغان ئادەمنىڭ مېلى زاكات ئۆلچىمىگە يەتسە، يىلدا بىر قېتىم زاكات ئايرىش ۋاجىبتۇر. تىجارەت قىلىدىغان ماللار

(سەرمايە) ۋە قوي، كالا، تۆگە قاتارلىق چارۋىلارغا ئوخشاش ھەرىكەت ئارقىلىق ئۆسۈپ تۇرىدىغان ماللار ھەمدە پۇللارغا ئوخشاش كۈچ ئارقىلىق ئۆسۈپ تۇرىدىغان ماللارغا زاكات ئايرىش ۋاجىبتۇر. گەرچە بۇ ماللار ساقلانغان بولسىمۇ.

(2) زاكات مەيلى كىچىك بولسۇن ياكى چوڭ بولسۇن پەقەت مۇسۇلمانلارغا ۋاجىپتۇر.

(3) زاكات، ئاللاھ پەرز قىلغان بايلارنىڭ ماللىرىدىكى پېقىرلارنىڭ ھەققىدۇر. زاكات قانداقتۇر بايلاردىن پېقىرلارغا بېرىلىدىغان مائاش ئەمەس. «ئۇلار ماللىرىدىن تىلەيدىغان پېقىرلارغا ۋە تىلىمەيدىغان پېقىرغا مۇئەييەن ھەق (يەنى زاكات) بېرىدۇ » . مائارىج سۈرىسى 24، 25 ـ ئايەتلەر) زاكات بەرمىگۈچىلەردىن مەجبۇرى ھالدا ئېلىنىدۇ.

(4) زاكات باينى تەربىيىلەش ئۈچۈن قانۇن قىلىندى. چۈنكى باي، ھايات پەقەت ماددىلا ئەمەسلىكىنى تونۇپ يەتكەن چاغدا، زاكاتنىڭ ئىقتىسادنى گۈللەندۇرشنىڭ ئاساسى ۋە ئېنىقسىزلىقنى يوقىتىشنىڭ بىر ئامىل ئىكەنلىكىگە باش ئەگىپ، ئۆز مەجبۇرىيىتىنى ئادا قىلىشتىن قاچمايدىغان بولىدۇ. دېمەك، زاكات پېقىرلارغا بېرىلسە، ئۇلار پېقىرلىق بىلەن خوشلىشىپ يېڭى بىر ھايات باسقۇچىغا قەدەم قويىدۇ.

(5) زاكاتنى بىر دۆلەتتىن يەنە بىر دۆلەتكە يۆتكەشكە بولمايدۇ، ئىسلام دىنىدا زاكاتنى پەقەت ئۆز دۆلىتىدىلا بېرىش پەرز قىلىندى. چۈنكى شۇ دۆلەتنىڭ ئاھالىسى شۇ مالنىڭ ئۆسۈشى ۋە پايدا قىلىشى ئۈچۈن زور ھەسسە قوشقان ـ دە. ناھايىتى روشەنكى كارخانىچىلار زاكاتلىرىنى ئەڭ ياخشىسى ئۆزلىرىنىڭ قول ئاستىدا ئىشلەيدىغان پېقىر ئىشچىلارغا بەرگىنى تۈزۈك. سودىگەرلەرمۇ ماللىرىنىڭ زاكاتلىرىنى قول ئاستىدا ئىشلەيدىغان مۇھتاجلارغا بەرگىنى ياخشى.

## 1392 ـ سۇئال: جىزيە ئۇقۇمى

زاكاتنى غەيرى مۇسۇلمانلارغا بېرىش جائىز ئەمەس، شۇڭا مۇقىم بىر ئىسلام دۆلىتىدە ياشىغان غەيرى مۇسۇلمانلار دۆلەتنىڭ ئۇلارغا ئامانلىقنى ساقلاش، يول ياساش ۋە دەۋا دەستۇر ئىشلىرىنى سوراش قاتارلىق خىزمەتلەرنىڭ بەدىلىگە دۆلەتكە باج تۆلەيدۇ. مانا بۇ باج، "جىزيە" دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ جىزيەنىڭ مىقدارى باي كەمبەغەلنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ پەرقلىق بولىدۇ. مەسىلەن: ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئىراقتىكى سىۋادىلارغا جىزيە قويغاندا بايلارغا 48 دىرھەم، ئوتتۇرا ھاللىرىغا 24 دىرھەم، پېقىرلارغا 12 دىرھەمدىن بېرىشنى بۇيرىغان. ئاياللار، باللار ۋە قېرىلاردىن مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ئىقتىدارى يوق دەپ قاراپ جىزيەنى كەچۈرۈم قىلغان.

## 1393 ـ سۇئال: زۆرۈر بولغان نەفەقەلەرنىڭ تۈرلىرى

زۆرۈر بولغان نەفەقەلەرنى بېرىش پەقەت بايلارغىلا ۋاجىبتۇر، بۇ بايلارنىڭ ئەمەلى ئەھۋالىغا قاراپ بولىدۇ. «باي ئادەم (ئايالىنى ۋە بالىسىنى) ئۆزىنىڭ بايلىقىغا يارىشا تەمىنلىسۇن (يەنى ھەر ئادەم ئۆزىنىڭ ئىقتىسادى ئەھۋالىغا يارىشا خىراجەت قىلسۇن)، ئاللاھ ئىنساننى پەقەت تاقىتى يېتىدىغان ئىشقىلا تەكلىپ قىلىدۇ (يەنى پېقىر ئادەمنى باينى تەكلىپ قىلغان ئىشقا تەكلىپ قىلمايدۇ)، ئاللاھ قىينچىلىقتىن كېيىن ئاسانلىقنى بېرىدۇ(يەنى پېقىرلىقتىن كېيىن بايلىقنى بېرىدۇ) .» (تالاق سۈرىسى 7 ـ ئايەت).

زۆرۈر بولغان نەفەقە ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ: ئايالىغا بېرىلىدىغان نەپەقە، يېقىن ئۇرۇق تۇققانلارغا بېرىلىدىغان نەپەقە، مەجبۇرى نەپەقە.

## 1394-سۇئال: ئايالغا بىرىلىدىغان نەپىقەنىڭ شەرتلىرى

ئايالنىڭ ئەرلىرىگە ئۆزلىرىنى بېغىشلىغانلىقى ۋە ئەرلىرىنىڭ ئۆيلىرىدە ئەرلىرىگە مەنئى زوق ئاتا قىلغانلىقى ئۈچۈن نەپىقە بېرىلىدۇ. ئەگەر بۇنىڭدىن باش تارتسا، نەپىقە بېرىلمەيدۇ. بۇنىڭغا ئاساسەن، ئەرلىرىنىڭ ئۆيلىرىنى ئەرلىرىنىڭ رۇخسەتسىز ۋە سەۋەبسىز تەرك ئەتكەن، شۇنىڭدەك، ئەرلىرىنىڭ خاھىشىسىز ئىشلەيدىغان خىزمەتچى (كادىر) ئاياللارغا نەپىقە بېرىلمەيدۇ.

## 1395-سۇئال: يېقىن ئۇرۇق تۇققانلارغا بىرىلىدىغان نەپەقىنىڭ شەرتلىرى

يېقىن يۇرۇق، ئۇرۇق تۇغقانلارغا بېرىلىدىغان نەفەقە. يېقىن يۇرۇق، ئۇرۇق تۇغقانلار ئىككىگە بۆلۈنىدۇ. بىرىنچى: بىر تۇغقانلارغا ئوخشاش نەسەبداش ئۇرۇق تۇغقانلار. ئىككىنچى: ئايالنىڭ ئانىسى (قېيىنئانىسى) ئايالنىڭ ئوغلى قاتارلىقلارغا ئوخشاش بىرنەسەبتىن بولمىغان ئۇرۇق تۇغقانلار. بىرنەسەپتىن بولمىغان ئۇرۇق تۇغقانلارغا نەفەقە بېرىشكە بولمايدۇ. نەسەبداش ئۇرۇق تۇقانلارغا كەلسەك، ئۇلار ئىككى تۈركۈمگە بۆلۈنىدۇ. بىرىنچى تۈركۈمدىكىلەر، بىر بىرى بىلەن قەتئىي توي قىلىشقا بولمايدىغان ئۇرۇق تۇغقانلار (بىر تۇغقان قېرىنداشلار). ئىككىنچى تۈركۈمدىكىلەر، تاغىسىنىڭ قىزلىرىغا ئوخشاش قەتئىي توي قىلىشقا بولمايدىغان ئۇرۇق تۇغقانلار. ھەر ئىككى تۈركۈمدىكى ئۇرۇق تۇغقانلارغا تۆت مەزھەب نوقتىئىنەزىرى بويىچە پەقەت تۆۋەندىكى ئۈچ شەرت ئاستىدىلا نەفەقە بېرىشكە بولىدۇ. 1-نەفەقە قىلغۇچى چوقۇم تاپاۋىتى بار بولۇشى شەرت. 2- نەفەقە ئالغۇچى چوقۇم پېقىر بولۇشى شەرت. 3- نەفەقە قىلغۇچى فىقھى ھۆكۈمگە بىنائەن نەفەقە قىلىنغۇچى ۋاپات بولغان چاغدا مىراسخور بولۇشى شەرت.

## 1396-سۇئال: مەجبۇرى بىرىلىدىغان نەپەقىنىڭ شەرتلىرى

مەجبۇرى نەفەقە بېرىش ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەر ھازىرلىنىشى شەرت.

بىرىنچى شەرت: مەجبۇرى نەفەقە بەرگۈچى، مەجبۇرى نەفەقىنى ئايالى ۋە يۇقىرىدا بايان قىلىنغان شەرتلەر ئاستىدىكى ئۇرۇغ تۇغقانلارغا بەرمەيدۇ.

ئىككىنچى شەرت: پەۋقۇلئاددە ئەھۋال ئاستىدا مەجبۇرى نەفەقە بېرىلىدۇ. مەسىلەن: ئۆزىدىن قاتتىق قورقىقان ياكى بىرەر ئەزاسىنىڭ كەمتۈك بوپ قېلىشتىن قورققان چاغدا ياكى ئالدىنى ئالغىلى بولمايدىغان بىرەر كېلىشمەسلىكنىڭ يۈز بېرىپ قېلىشتىن قورققان چاغدا.

ئۈچىنچى شەرت: نەفەقە قىلغۇچى ھاجىتىدىن تاشقىرى نەرسىلەرگە ئىگە بولۇشى لازىم.

تۆتىنچى شەرت: مەجبۇرى نەفەقە قىلغۇچى "نەفەقە قىلمەن "دەپ ئۆزىنى ۋەيران قىلماسلىقى لازىم.

## 1397-سۇئال: سەدىقە

سەدىقە دېمەك، ئاللاھتىن ساۋاب ئۈمىد قىلىپ خالىسانە ھالدا (پۇل مېلىدىن) خەير ئېھسان قىلىش دېمەكتۇر. ئىسلامدا بۇ ئالاھىدە تەكىتلەنگەن، پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام: "سەدىقە قىلىشقا ئالدىراڭلار، چۈنكى سەدىقە بالا قازانى دەپئى قىلىدۇ. سەدىقە بەرگەن ئادەمنىڭ مېلى ھېچقاچان كېمىيىپ قالمايدۇ، ئاللاھ ئەيۇ قىلغان كىشىنى ئەزىز قىلىدۇ، ئاللاھقا تەۋەززۇ(كەمتەرلىك) بىلەن ئىبادەت قىلغان كىشىنى مەرتىۋىلىك قىلىدۇ ."دېگەن.

سەدىقە قىلىشتا، پۇل، يېمەك - ئىچمەك قاتارلىقلار بىلەن سەدىقە قىلىنىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھسسالام مۇنداق دېگەن: "بىرەر خورما چاغلىق نەرسە بولسىمۇ سەدىقە قىلىپ، دوزاخ

(ئوتىدىن)ساقلىنىڭلار."

پېقىر خۇشىنغا لازىمەتلىك (ئېھتىياجلىق) نەرسىلەرنى ئارىيەت بېرىپ تۇرۇشمۇ سەدىقە ھېسابلىنىدۇ. ئاللاھ مۆمىنلەرنىڭ باشقىلارنىڭ ئېھتىياجى چوشكەن نەرسىلەرنى بەرمەستىن چىڭ تۇتۇۋالمايدىغانلىقى، ئۇلاردىن ھېچكىمگە زىيان زەخمەت يەتمەيدىغانلىقى، كاپىرلارنىڭ بۇ ھەقتە تولىمۇ بىخىل ئىكەنلىكى ھەققىدە توختىلىپ مۇنداق دىگەن: « شۇنداق ناماز ئوقۇغۇچىلارغا ۋايكى، ئۇلار نامازنى غەپلەت بىلەن ئوقۇيدۇ. نامازنى رىيا بىلەن ئوقۇيدۇ. ئۇلار قولقا بەرمەيدۇ.» (مائۇن سۈرىسى 4 ـ 7 ـ ئايەتلەر).

## 1398ـسۇئال: مەبلەغ سېلىش مەسىلىسى

ئىسلام قانۇننى تۆتقا قىلغان ئادەم، بۇيۇك بىر ئاساسقا ئىگە بولغان بولىدۇ. ئاللاھ ياراتقان نەرسىلەرنى ئىنسانلارنىڭ ئۆنۈملۈك ھالدا پايدىلىنالماي ھودۇقۇپ يۈرۈشلىرى، ئىنسانغا خاس خۇسۇسىيەت ئەمەس. مەلۇم بىر سەۋەب بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ئىنسانلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىش ۋاستىلىرى ۋە شەرت شارائىتىنى نابۇت قىلىۋېتىشى جائىز ئەمەس. مەلۇم زۆرۈرىيەت ۋە سەۋەبتىن بولسا جائىز. مەسىلەن، مەۋسۇملۇق ماللارنى ۋاقتى كەلمىگىچە تېرىقچىلىق قىلمىغانغا، توي قىلىش ئۈچۈن پۇل يىغقانغا، ھەر خىل قۇراللارنى ياساش ئۈچۈن كارخانىنى توختىتىپ قويغانغا ئوخشاش. ئاللاھ ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن ياراتقان نەرسىلەرنى زۆرۈرىيەت يۈزىسىدىن توختىتىپ قويغاندا، توختىتىپ قويغان مەزگىلدە ئىشلەپچىقىرىشتىن ئىبارەت مەجبۇرىيەت ئۆتىگىدىن ساقىت قىلمىغانلىقتىن زاكاتقا ئوخشاش شۇ مەجبۇرىيەتنى ئادا قىلىش ۋاجىبتۇر. كىمكى زاكىتىنى ئايرىپ توي قىلىش ياكى ئۆي سېتىۋېلىش ئۈچۈن پۇل مال توپلىسا جائىز بولىدۇ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ : "ۋەيران بولمايدىغان مال، زاكىتى ئايرىلغان مالدۇر"دېگەن سۆزىگە ئاساسەن شۇنداق يەكۈن چىقاردۇق. ئەمما زۆرۈرىيەتسىز ۋە سەۋەبسىز ئىشلەپچىقىرىشنى بىكار قىلىش ئېغىر گۇناھتۇر. چۈنكى ئاللاھنىڭ مال مۈلكى ئىنسانلارنىڭ تەسەررۇپ قىلىشى ئۈچۈن يارىتىلغاندۇر. رەسۇلۇللاھ سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم "زېمىنى بار ئادەم تېرىقچىلىق قىلسۇن، ياكى بىر تۇغقان قېرىندىشىغا بەرسۇن، ئەگەر بىرتۇغقان قېرىندىشى باش تارتسا زېمىننى چىڭ تۇتسۇن. زېمىنى بار ئادەم كۆچى يەتسە ئۆزى تېرىقچىلىق قىلىشى، كۈچى يەتمىسە بىر تۇغقان قېرىندىشىغا بېرىشى، قېرىندىشى بولمىسا، بىرەر مۇسۇلمانغا ئىئانە قىلىپ بېرىۋېتىشى، بىرەر مۇسۇلمان تاپالمىسا، ئۆز قولىدا چىڭ تۇتۇشى، ئەگەر زېمىننى قولىدا تۇتۇپ تۇرۇپ ئۇدا ئۈچ يىلغىچە پايدىلىنالمىسا، پايدىلىنالايدىغان (تېرىقچىلىق قىلالايدىغان) ھەر قانداق بىر ئادەمگە بېرىۋېتىشى شەرت. زېمىندىن پايدىلىنالماسلىق، زېمىندارنىڭ ئىگىسىگىلا ئىقتىسادى زىيان بولۇپ قالماستىن، بەلكى ۋەتەنگىمۇ ئىنتايىن چوڭ زىيان زەخمەتتۇر. مۇزارىبەت مەسىلىسىمۇ شۇنداق.مەسىلەن: بىر ئادەمنىڭ پۇل مىلى بولسا، ئۆزى پايدىلىنىش، ئۆزى پايدىلىنالمىسا، مەلۇم مىقداردا پايدا ئېلىش بەدىلىگە پۇل مىلى يوق ئادەملەرنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن باشقىلارغا بېرىشى شەرت. ئەگەر شۇنداق قىلالايدىغان ئادەمنى تاپالمىسا ئېھتىياجلىق ئادەملەرگە قەرز بېرىشى شەرت. بۈرۈن شۇنداقتى، ئەمما ھازىر بىرەر ئىسلام بانكىسى ياكى مەبلەغ سېلىش شىركەتلىرىدىن بىرەرسىگە پايدىلىنىش ئۈچۈن ئامانەت قويىلىدۇ. مانا بۇ، مەلۇم پايدا ئېلىش بەدىلىگە بېرىلىدىغان مۇزارىبەت شىركىتى (ھەمكارلىق شىركىتى) نىڭ بىر تەركىبى قىسمى. ئىمام ئىبنى تەيمىيە مۇنداق دېگەن: "پۇل مال ھېچ قانداق بىر سەۋەب بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا بىر

يەردە ھەرگىزمۇ توختىتىپ قويۇلماسلىقى شەرت. چۈنكى پۇل مالنى ئىشلەتمەي بىر يەردە توختىتىپ قويۇش، پۇل مالنى ئىسراپ قىلغانلىقتۇر. ئاللاھ ئىسراپچىلىقنى ھەرگىز ياقتۇرمايدۇ.“ ئۇ يەنە مۇنداق دېگەن: ”كۆچمەس مۈلۈككە ئىگە بولغۇچىلار، كۆچمەس مۈلۈكنى ئۆزىمۇ پايدىلىنالماي، باشقىلارنىڭ پايدىلىنىشى ئۈچۈنمۇ ئىجارىگە بەرمەي كېرەكسىز نەرسىگە ئايلاندۇرۇپ قويغۇچىلار ئەخمەق ئىسراپخورلاردىندۇر. ھاكىم مال مۈلۈكنىڭ زايا بولۇپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن، كۆچمەس مۈلۈكنى بۇ ئىسراپخورلارنىڭ پەقەت ئۆزى ئۈچۈنلا سەرپ قىلىشتىن مەنئى قىلىشى لازىم.“

## ئالتىنچى باپ. سودا ـ تىجارەتنىڭ يولغا قويۇلۇشى ۋە شەرتلىرى

### 1399ـ سۇئال: سودا ـ سېتىق ئۇقۇمى

سودا ـ سېتىق ئىستىلاھ جەھەتتىن بىر مال ـ مۈلۈكنى باشقا بىر مال ـ مۈلۈككە ئالماشتۇرۇش، دېگەنلىك بولىدۇ. مال ـ مۈلۈكلەرنى بىر ـ بىرى بىلەن ئالماشتۇرۇش سودا ـ سېتىقنىڭ ئاساسلىق پرىنسىپلىرىدىن بىرىدۇر. سودا ـ سېتىقتىكى بۇ ئالماشتۇرۇش، ساتقۇچى ۋە ئالغۇچىنىڭ قوللىرىدىكى ياكى ئۇ ئىككىسىنىڭ ۋەكىللىرىنىڭ قوللىرىدىكى ئالماشتۇرماقچى بولغان مال ـ مۈلۈككە ۋە ئۇلارنىڭ مەزكۇر مال ـ مۈلۈكلەرنى بىر ـ بىرى بىلەن ئالماشتۇرۇشقا رازى بولۇشلىرىغا باغلىقتۇر. بۇ ئالماشتۇرۇش بەزى ۋاقىتتا ئالدىم، ساتتىم دېگەنگە ئوخشاش سۆز ئارقىلىق بولىدۇ، بەزى ۋاقىتتا باھاسى ئېنىق يېزىپ قويۇلغان نەرسىنى ئالدىم، ساتتىم دەپ ئولتۇرماستىن ئۇنىڭ پۇلىنى بېرىپلا سېتىپ ئالغانغا ئوخشاش ھەرىكەت ئارقىلىق بولىدۇ.

### 1400ـ سۇئال: سودا ـ سېتىقنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ بايانى

سودا ـ سېتىق قۇرئان كەرىم، ھەدىس ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى بىلەن يولغا قويۇلدى. ئاللاھ تائالاسودا ـ سېتىق قىلىشنى يولغا قويۇپ مۇنداق دېدى: جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار الله ھارام قىلغان ئىشنى ھالال بىلىپ: «سودا ـ سېتىق، جازانىگە ئوخشاش (جازانە نېمىشقا ھارام بولىدۇ؟)» دېدى. الله سودا ـ سېتىقنى ھالال قىلدى، جازانىنى، (بەدەلسىز بولغانلىقى، شەخسكە ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) ھارام قىلدى. كىمكى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ۋەز ـ نەسىھەت كەلگەندىن كېيىن (يەنى جازانە مەنئى قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن) يانسا، بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ، ئۇنىڭ ئىشى اللهقا تاپشۇرۇلىدۇ (يەنى الله خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا جازالايدۇ). قايتا جازانە قىلغانلار ئەھلى دوزاخ بولۇپ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. [سۈرە بەقەرە ـ 275]

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامدىن بۇ ھەقتە كەلگەن ھەدىسلەرمۇ كۆپتۇر.

قەيس ئىبنى ئەبۇ غەرەزە مۇنداق دەيدۇ: بىز پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ زامانىدا ”بېدىكلەر“ دەپ ئاتىلاتتۇق، بىر كۈنى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يېنىمىزغا كېلىپ، بىزنى ئۇنىڭدىنمۇ چىرايلىقراق بىر ئىسىم بىلەن ئاتاپ تۇرۇپ: ئەي تىجارەت ئەھلى! تىجارەت دېگەندە قۇرۇق گەپ، بىھۇدە قەسەم قىلىشلار بولۇپ تۇرىدۇ، شۇڭا پات ـ پات سەدىقە بېرىپ تۇرۇڭلار ! دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 3326، نەسائى: 3798)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله تائالا بىر نەرسە ساتقان، سېتىۋالغان ۋە (تۆلەشكە تېگىشلىك) قەرزىنى ئادا قىلغاندا كەڭ قورساق بولغان ئادەمگە رەھمەت

قىلسۇن! (بۇخارى: 2076)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەن ۋاقىتتا كىشىلەر سودا۔ سېتىق قىلاتتى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام پەيغەمبەر بولۇپ كەلگەندىن كېيىن ئۇلار داۋاملاشتۇرۇپ قىلىۋاتقان سودا ـ سېتىقلىرىنى ئىنكار قىلماستىن ئۇنى ئېتىراپ قىلدى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام داۋاملىشىۋاتقان بىر ئىشنى ئىنكار قىلماي ئېتىراپ قىلسا، بۇ ئىش سۈننەت بولۇپ قالىدۇ، ھەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئۆزىمۇ سودا ـــ سېتىق بىلەن شۇغۇللانغان. بارلىق مۇسۇلمانلار سودا ـ سېتىق قىلىشنىڭ دۇرۇس ئىكەنلىكىگە بىرلىككە كەلگەن.

### 1401۔ سۇئال: سودا ـ سېتىقنىڭ ھۆكمى

سودا ـ سېتىقنىڭ ھۆكمى بولسا، سودا ـ سېتىق ئارقىلىق ئالغۇچى سېتىپ ئالغان نەرسىگە ۋە ساتقۇچى پۇلغا ئىگە بولۇشنى لازىم قىلىدۇ. يەنى بۇ، ساتقۇچىنىڭ ۋە سېتىپ ئالغۇچىنىڭ ھەر بىرى ئۆزىنىڭ ئەسلىدە قولىدا بار نەرسىنىڭ بەدىلى ئارقىلىق قولىغا كەلگەن نەرسىگە ئىگە بولۇش، دېمەكتۇر. ئۇ نەرسىگە ئىگە بولغانلىق دېمەك، شەرىئەت ئۇنى ئىشلىتىشكە رۇخسەت بېرىدۇ، دېگەنلىك بولىدۇ.

### 1402۔ سۇئال: سودا ـ سېتىقنىڭ ھىكمىتى

ئىسلام دىنىنىڭ سودا ـ سېتىقنى يولغا قويۇشتىكى ھېكمىتى بولسا، كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزدە تۇتۇش ۋە ئۇلارنىڭ ھايات نىزامىنىڭ داۋاملىشىشى ئۈچۈندۇر. چۈنكى، ئاللاھ تائالا ئالەمنى كامىل بىر نىزام ئۈستىدە ياراتتى. ئۇنىڭ ئۈستىدىكى ھايات نىزامىنى مۇستەھكەم بېكىتتى كىشىلەر ئارىسىدا سودا ـ سېتىق ۋە ئېلىم۔ بېرىم بولماي بۇ نىزامنىڭ داۋاملىشىشى مۇمكىن ئەمەس. چۈنكى، بىر ئادەم ئۆزىنىڭ بارلىق ئېھتىياجلىرىنى يالغۇز ئۆزىلا ھەل قىلىپ كېتەلمەيدۇ.

سودا ـ سېتىق كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتىنى كۆزدە تۇتۇش ئۈچۈن يولغا قويۇلغان بولسىمۇ، لېكىن بەزى ھالەتتە سودا ـ سېتىق قىلىش مەكرۇھتۇر. مەسىلەن: جۈمە كۈنى جۈمە نامىزىغا ئەزان ئوقۇلۇپ بولغاندىن كېيىن سودا ـ سېتىق قىلىش مەكرۇھتۇر. بەزى ھالەتتە سودا ـ سېتىق قىلىش ھارام بولىدۇ. مەسىلەن: ھاراق ۋە زەھەرلىك چېكىملەرنى سېتىش ھارامدۇر. بەزى ھالەتتە سودا ـ سېتىق قىلىش پەرزدۇر مەسىلەن: بىر نەرسىگە ئېھتىياجى چۈشۈپ قالغان ئادەمگە ئۇ نەرسىنى سېتىپ بەرگەنگە ئوخشاش بەزى ھالەتتە سودا ـ سېتىق قىلىش رۇخسەتتۇر مەسىلەن: مەزكۇر ھالەتلەردىن باشقا ھالەتتە سودا ـ سېتىق قىلىش رۇخسەتتۇر.

### 1403۔ سۇئال: سودا سېتىقنىڭ موھىملىقى

سودا ـ سېتىق مۇئامىلىسى، مۇئامىلىلەر ئىچىدە ئەڭ كۆپ قىلىنىدىغان ۋە كىشىلەر ئارىسىدا ئەڭ كەڭ تارالغان مۇئامىلىدۇر. ئۇ، تىجارەت ۋە جەمئىيەتكە ئالاقىدار ھاياتنىڭ ئاساسىدۇر. ھەتتا تىجارەتنىڭ يوللىرى خىلمۇ خىلغا بۆلۈنۈپ تىجارەتنىڭ مەيدانى كەڭ ئېچىلىشتىن بۇرۇنمۇ سودا ـ سېتىق مۇئامىلىسى ئىنسان مەدەنىيىتىنىڭ تەرەققىي قىلىش يولىدىكى ئەڭ ئاساسلىق ئامىل بولغان. سودا ـ سېتىق مۇئامىلىسى پۈتۈن مۇئامىلەرنىڭ بېشىدا كېلىدۇ. مۇئامىلە ھەققىدە تۈزۈلگەن ئومۇمىي قائىدىلەرنىڭ كۆپىنچىسى سودا ـ سېتىق مۇئامىلىسى ھەققىدىدۇر. ئىسلام فىقھىسىدە سودا ـ سېتىق مۇئامىلىسىنىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ ئايرىم بىر ئورنى بولۇپ، بۇ ھۆكۈملەر باشقا مۇئامىلە نەزەرىيەسىنىڭ ئومۇمىي ھۆكۈملىرىنىڭ باش مەنبەسىدۇر.

**1404ـ سۇئال: سودا ـ سېتىقنىڭ شەرتلىرى**

سودا ـ سېتىقنىڭ شەرتلىرى مۇنداق بىر نەچچە تۈرلۈك بولىدۇ.

1ـسودا ـ سېتىق قىلىدىغان ئادەمنىڭ ئۆزىدە تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر.

ئۇ شەرتلەر بولسا، سودا ـ سېتىق قىلىدىغان ئادەمنىڭ ئەقلى هۇشى جايىدا، ياخشى يامانىنى ئايرىيالايدىغان ۋە سودىغا ئۆزىنىڭ رازى بولغانلىقىنى ئىپادىلىيەلەيدىغان ئادەم بولۇشىدۇر. ئاللاھ تائالابۇ ھەقتە مۇنداق دېدى: ئى مۆئمىنلەر! بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى (ئوغرىلىق، خىيانەت قىلىش، بۇلاش، جازانىخورلۇق، قىمار ئويناش قاتارلىق) ناھەق يول بىلەن يەۋالماڭلار، ئىككى تەرەپ رازى بولۇشۇپ قىلىشقان سودا ـ سېتىق ئارقىلىق ئېرىشىلگەن نەرسە بۇنىڭدىن مۇستەسنا. سىلەر ئۆزۈڭلارنى (يەنى بىر ـ بىرىڭلارنى) ئۆلتۈرمەڭلار، اللّٰه ھەقىقەتەن سىلەرگە ناھايىتى مېھرىباندۇر. [سۈرە نىسا ـ29]

2ـ سېتىلىدىغان نەرسىلەردە تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر. ئۇ شەرتلەر بولسا، ئۇ نەرسىنىڭ شەرىئەتتە ئېتىبارى بار مال ـ مۈلۈك بولۇشىدۇر ۋە سېتىپ ئالغۇچىغا تاپشۇرۇپ بېرەلەيدىغان ھالەتتە بولۇشىدۇر. يەنى قولىدا بار بولغان نەرسە بولۇشىدۇر.

3ـ سودا ـ سېتىق قىلىش ئۈچۈن قوللىنىدىغان سۆزلەردە تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر. بۇ شەرتلەر بولسا، ئۇ سۆزلەرنىڭ مەسىلەن: ساتقۇچىنىڭ «ساتتىم» دېگىنىگە ۋە ئالغۇچىنىڭ «ئالدىم» دېگىنىگە ئوخشاش ئۆتكەن زامانىنى ئىپادىلەپ بېرىدىغان شەكىلدە بولۇشىدۇر.

**1405ـ سۇئال: سودا ـ سېتىقنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن زۆرۈرى شەرتلەر**

1. سودا ـ سېتىقنىڭ چۈشىشى يەنى ئۇنىڭ سودا ـ سېتىق بولۇپ ئېتىبارغا ئېلىنىشى ئۈچۈن كېرەك. بولىدىغان شەرتلەر.

2. سودا ـ سېتىقنىڭ كۈچكە ئىگە بولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرتلەر.

3. سودا ـ سېتىقنىڭ توغرابولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرتلەر.

4. سودا ـ سېتىقنىڭ تاماملىنىشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرتلەر.

**1406ـ سۇئال: سودا ـ سېتىقنىڭ چۈشۈشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرتلەر**

1. سودا ـ سېتىق قىلغۇچىلاردا تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر.

2. سودا ـ سېتىقنىڭ ئۆزىدە تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر.

3. سودا ـ سېتىق قىلىنىغان يەردە تېپىلىش تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر.

4. سېتىلىدىغان نەرسىدە تېپىلىشى لازىم بولغان شەرتلەر.

**1407ـ سۇئال: سودا ـ سېتىق قىلغۇچىلاردا تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر**

●سودا ـ سېتىق قىلغۇچى كىشى ئەقلى هۇشى جايىدا ئادەم بولۇشى لازىم. شۇڭا ئېلىشىپ قالغان ئادەمنىڭ ۋە پايدا زىياننى ئايرىيالمايدىغان كىچىك بالىنىڭ قىلغان سودىللىرى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ.

●سودا ـ سېتىق قىلغۇچىلار، بىرى ساتقۇچى ۋە بىرى ئالغۇچى بولۇپ ئىككى كىشىدىن تەركىب تېپىشى لازىم. شۇڭا ھەم ساتقۇچى ھەم ئالغۇچى كىشى تەرىپىدىن ۋەكىللىككە تەيىن قىلىنغان ۋە سودىنى ئىككى كىشىنىڭ نامىدىن قىلغان بىر ۋەكىل ئادەمنىڭ قىلغان سودىسى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. بۇنىڭدىن دادا، دادىنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا تاللانغان ئادەم، قازى، ساتقۇچى ۋە ئالغۇچى تەرىپىدىن ئەلچىلىككە تەيىنلەنگەن ئادەملەر مۇستەسنادۇر.

**1408- سۇئال: سودا - سېتىقنىڭ ئۆزىدە تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر**

●ساتتىم دېگەن سۆز بىلەن ئالدىم دېگەن سۆزنىڭ ئوخشاش شەكىلدە بولۇشى ۋە ساتقۇچى ۋە ئالغۇچىلارنىڭ ئېغىزلىرىدىن چىقىشى لازىم.

●سودا - سېتىقتا قوللىنىدىغان سۆزلەرنىڭ بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك ئۆتكەن زامانىنى ئىپادىلەپ بېرىدىغان سۆزلەردىن بولۇشى شەرت.

●ساتتىم دېگەن سۆز بىلەن ئالدىم دېگەن سۆزنىڭ بىر ئورۇندا بولۇشى لازىم.

●سېتىلماقچى بولغان نەرسە، ۋۇجۇتتا بار بولغان نەرسە بولۇش شەرت. شۇڭا تېخى دۇنياغا كەلمىگەن هايۋانلارنى سېتىش ياكى ئانىسىنىڭ قورسىقىدىكى تېخى تۇغۇلمىغان هايۋانغا ئوخشاش نەرسىلەرنى سىتىش توغرا ئەمەس.

● سېتىلماقچى بولغان نەرسە، مال دەپ ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان نەرسە بولۇش شەرت.

●سېتىلماقچى بولغان نەرسە، شەرئەتتە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان نەرسە بولۇش شەرت.

●سېتىلماقچى بولغان نەرسىنىڭ بىر ئادەمنىڭ ئىلكىدىكى نەرسە بولۇشى شەرت.

● ئەگەر ساتقۇچى، سېتىلماقچى بولغان نەرسىنى ئۆز نامىدىن ساتماقچى بولسا، ئۇ نەرسە ئۇنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىكى نەرسە بولۇشى شەرت.

●سېتىلماقچى بولغان نەرسە، سودا تاماملانغاندىن كېيىن ئالغۇچىغا تاپشۇرۇپ بېرىلىشكە مۇمكىن بولغان نەرسە بولۇش شەرت.

**1409- سۇئال: سودا - سېتىقنىڭ كۈچكە ئىگە بولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرتلەر**

ساتقۇچىنىڭ ساتماقچى بولغان نەرسىدە ئىگىدارچىلىق هوقۇقى بولۇشى لازىم. بۇ هوقۇق ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسىنىڭ تەيىنلىشى بىلەن بولىدۇ. كىشىلەرگە بۇ هوقۇقنى شەرئەت بەرگەندۇر. بىر نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان ئادەم ئۇ نەرسىنى ساتسا، بۇ سودا - سېتىق كۈچكە ئىگە بولمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بىر نەرسىنى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۇنى ساتسا، ئۇ سودا - سېتىقمۇ كۈچكە ئىگە بولمايدۇ.

**1410- سۇئال: سودا - سېتىقنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرتلەر**

● بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن سودا - سېتىقنىڭ چۈشۈشى سودا - سېتىق بولۇپ ئېتىبارغا ئېلىنىشى ۋە كۈچكە ئىگە بولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرتلەرمۇ بۇ شەرتلەرنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. چۈنكى، شەرتلىرى توشمىغانلىق سەۋەبى بىلەن چۈشمىگەن سودا - سېتىق توغرا بولمايدۇ.

● مەن بۇ نەرسىنى پالانى ۋاقىتقىچە ئالىمەن، دېگەنگە ئوخشاش ۋاقىت بەلگىلەپ قويماسلىق كېرەك..

● سېتىلماقچى بولغان نەرسىنىڭ نېمە نەرسە ئىكەنلىكى مەلۇم بولۇشى لازىم.

● ھەتتا ساتقۇچى بىلەن سېتىپ ئالغۇچى تالاش تارتىشقا كىرىپ قالماسلىقى ئۈچۈن سېتىلماقچى بولغان نەرسىنىڭ باھاسى ئېنىق بولۇشى لازىم.

● سودا - سېتىقنىڭ شەرئەتكە ئويغۇن كەلمەيدىغان شەرتلەردىن خالىي بولۇشى لازىم.

● ئىككى تەرەپنىڭ رازىلىقى بولۇشى ۋە ئالغان نەرسىنىڭ بىر پايدىسى بار نەرسە بولۇشى لازىم.

**1411- سۇئال: خۇسۇسىي شەرتلەر**

●پۇلى نېسى بولغان سودىدا پۇلنى تاپشۇرىدىغان ۋاقىت ئېنىق توختىتىلىشى لازىم.

●قوي كالىغا ئوخشاش ئۇ يەردىن بۇ يەرگە يۆتكىگىلى بولىدىغان نەرسىنى ساتقان ۋاقىتتا ئۇ نەرسىنى سېتىۋالغۇچى قولغا تاپشۇرۇپ ئېلىشى لازىم.

●سودا ـ سېتىقتا سېتىلغان نەرسىنىڭ بەدىلى ئۈچۈن بېرىلىدىغان پۇلنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكى ئېنىق دېيىلىشى لازىم.

●جازانە ماللىرى ھېسابلىنىدىغان بۇغداي، قوناق، ئالتۇن ۋە كۈمۈشكە ئوخشاش نەرسىلەرنى بىر ـ بىرى بىلەن ئالماشتۇرغاندا، ھەر ئىككىسى ئوخشاش مىقداردا بولۇش لازىم.

●نېسىنى نەققە سېتىش سودىسىدا، ئۇنىڭ پۈتۈن شەرتلىرى تېپىلىش لازىم.

●بىر دۆلەتنىڭ پۇلىنى باشقا دۆلەتنىڭ پۇلىغا ئالماشتۇرغاندا، ھەر ئىككى تەرەپ پۇلنى ئالماشتۇرغان يەردىن ئايرىلىشتىن بۇرۇن پۇلنى قوللىرىغا تاپشۇرۇپ ئېلىش لازىم.

●بىر نەرسىنى پايدا ئېلىپ سېتىپ بېرىش سودىسى، ياكى ئۇنى ئىز پۇلىغا بېرىش سودىسى ياكى ئىز پۇلىدىن ئەرزان بېرىش سودىسى بىلەن ساتقاندا، ياكى ئۇنىڭغا بىر كىشىنى شېرىك قىلغاندا، ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغۇچى ياكى ئۇنىڭغا شېرىك بولغۇچى ئۇ نەرسىنىڭ ئەسلىدىكى باھاسىنى بىلىشى لازىم.

### 1412ـ سوئال: سودا ـ سېتىقنىڭ تۈرلىرىنىڭ بايانى

سودا ـ سېتىق مۇنداق نەچچە تۈرلۈك بولىدۇ.

●گۈرۈچنى بۇغدايغا ساتقانغا ئوخشاش بىر نەرسىنى يەنە بىر نەرسىگە سېتىش. بۇ نەرسىنى يەنە بىر نەرسىگە ئالماشتۇرۇش دەپ ئۆتۈلىدۇ. بۇ سودا ـ سېتىقتا ھەر بىر نەرسە، ھەم سېتىلىدىغان نەرسە، ھەم پۇل ھېساپلىنىدۇ.

●نەرسە كېرەكلەرنى پۇلغا سېتىش. بۇ سودا ـ سېتىق قىلىش دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ كىشىلەر ئارىسىدا ئەڭ ئومۇملاشقان سودا ـ سېتىقتۇر.

●بىر دۆلەتنىڭ پۇلىنى يەنە بىر دۆلەتنىڭ پۇلىغا سېتىش ياكى كۈمۈشنى ئالتۇنغا سېتىش بۇ پۇلنى پۇلغا ئالماشتۇرۇش دەپ ئۆتۈلىدۇ.

●بۇغداينى خامانىنى ئالغاندىن كېيىن بېرىشكە پۈتۈشۈپ، ئەتىياز ۋاقتىدا بۇغداي ساتقانغا ئوخشاش، ساتقان ۋاقتىدا يوق نەرسىنى نەق پۇلغا سېتىش. بۇ نېسىنى نەققە سېتىش سودىسى دەپ ئاتىلىدۇ.

●سودىلىشىپ قىلىنغان سودا ــ سېتىق. بۇنىڭدىن بىر نەرسىنى ئۇنى سېتىپ ئالغۇچى بىلەن سودىدا كېلىشكەن پۇلغا سېتىش، كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

●پايدا ئېلىپ سېتىش. بۇنىڭدىن مەن بۇنى مۇنچە پۇلغا ئالدىم، مۇنچە پۇل پايدا بەرسەڭ ساتىمەن، دەپ قىلىشقان سودا ـ سېتىق كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

●ئىز پۇلىغا سېتىش. بۇنىڭدىن بىر نەرسىنى ئالغان پۇلىغا سېتىش، كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

●زىيىنىغا سېتىش.

مانا بۇ، سودا ـ سېتىقنىڭ تۈرلىرىدۇر. بىر قىسىم ئالىملار«سودا ــ سېتىقنىڭ تۈرلىرى يىگىرمە ياكى ئۇنىڭدىن كۆپتۇر» دەيدۇ.

### 1413ـ سوئال: بىر نەرسىنى نېسىغا سېتىشنىڭ بايانى

بىر نەرسىنى نەق پۇلغا سېتىش توغرىدۇر. شۇنىڭدەك ئۇنى ئەگەر پۇلنى تاپشۇرۇدىغان ۋاقىت ئېنىق بولسا، نېسىگە سېتىشمۇ توغرىدۇر. بىر نەرسىنى نېسىغا ئەمەس نەق پۇلغا سېتىش سودا ـ

سېتىقنىڭ ئەسلى ماھىيىتىدۇر. ئەسلىدە سېتىپ ئالغان نەرسىنىڭ پۇلىنى شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە بېرىش سودا ـ سېتىقنىڭ تەلەپىدۇر. پۇلىنى بىر مۇددەتتىن كېيىن بېرىشكە پۈتۈشۈپ قىلىشقان سودا ـ سېتىق مەلۇم شەرتنى شەرت قىلمىغان ئەھۋالدا توغرا بولمايدۇ. پۇلىنى بىر مۇددەتتىن كېيىن بېرىشكە پۈتۈشۈپ قىلىشقان سودا ـ سېتىقنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن كېرەك بولىدىغان شەرت، پۇلنى تاپشۇرۇشقا پۈتۈشكەن ۋاقىت ھەر ئىككى تەرەپكە ئېنىق بولۇش لازىم. ئەگەر ئۇنداق بولمىسا، ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىدا تالاش تارتىشىش يۈز بېرىپ قالىدۇ.

پۇلى نېسى بولغان سودا ـ سېتىقنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن پۇلنى تاپشۇرۇشقا پۈتۈشكەن ۋاقىتنى ساتقۇچى ۋە سېتىپ ئالغۇچى ھەر ئىككى ئادەمنىڭ ئېنىق بىلىشى شەرت. شۇڭا پۇلنى تاپشۇرۇشقا پۈتۈشكەن ۋاقىتنى ھەر ئىككى تەرەپ ئېنىق بىلمىسە، پۇلنى بىر مۇددەتتىن كېيىن بېرىشكە پۈتۈشۈپ قىلىشقان بۇ سودا ـ سېتىق توغرا بولمايدۇ.

پۇلنى تاپشۇرۇشقا توختىتىلغان مۇددەت سېتىپ ئالغۇچىنىڭ ئۆلۈپ كېتىشى بىلەن بىكار بولۇپ كېتىدۇ. چۈنكى مۇددەت توختىتىشتىن پايدىلىنىدىغان تەرەپ سېتىپ ئالغۇچى ئىدى. ئەگەر ئۆلۈپ كەتكەن كىشى ساتقۇچى بولسا، ئۇنىڭ ئۆلۈپ كېتىشى بىلەن مۇددەت بىكار بولۇپ كەتمەيدۇ.

## 1414ـ سۇئال: نېسىنى نەققە سېتىش سودىسىنىڭ بايانى

بۇنىڭدىن پۇلغا ئېھتىياجى چۈشۈپ قالغان ئادەم بىر ياكى ئىككى ئايدىن كېيىن چىقىدىغان مېۋىسىنى ياكى بۇغدىيىنى ياكى قونىقىنى ئالدىدىن سېتىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. نەرسىسىنى بۇ سودا بىلەن سېتىپ پۇلنى قولغا ئالغان ئادەم ئۇ پۇلنىڭ ئىگىسى ۋە ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان كىشى ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسى ھېسابلىنىدۇ. بۇ سودا قۇرئان ۋە ھەدىس ئارقىلىق يولغا قويۇلغاندۇر. ئاللاھ تائالابۇ سودىنى يولغا قويۇش توغرىسىدا مۇنداق دېگەن: « ئى مۆئمىنلەر! مۇددەت بەلگىلەپ ئۆزئارا قەرز بېرىشسەڭلار، ئۇنى (ھۆججەت قىلىپ) يېزىپ قويۇڭلار، ئاراڭلاردىكى خەت بىلىدىغان كىشى ئۇنى (كەم ـ زىيادە قىلماي) ئادىللىق بىلەن يازسۇن» [سۈرە بەقەرە 282ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى] بۇ سودىنىڭ قىياسقا زىت ئىكەنلىكى ئوچۇقتۇر. چۈنكى ئۇ، سودا قىلىنغان ۋاقىتدا يوق نەرسىنى سېتىشتىن ئىبارەت سودىدۇر. لېكىن، ساتقۇچى ھەم ئالغۇچىنىڭ شۇنداق قىلىشقا ئېھتىياجى بولغانلىقى ئۈچۈن ئۇ سودا قۇرئان، ھەدىس ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلدى. چۈنكى، ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان ئادەم بالىۋاقىلىرىنىڭ خىراجەتلىرى ئۈچۈن بىر نەرسە ئېلىپ سېتىپ پايدا تېپىشقا مۇھتاج. پايدا ئېلىش نېسىنى نەققە سېتىش سودىسىدا ئاساندۇر. چۈنكى، نەق پۇلغا نېسى سېتىلغان نەرسىنىڭ باھاسى ئۆزىنىڭ ئەسلىدىكى باھاسىدىن تۆۋەن بولۇشى مۇمكىن. شۇنىڭ بىلەن ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان ئادەم ئۇنىڭدىن پايدا ئالىدۇ.. نەرسىنى ساتقان كىشى پۇلغا مۇھتاج بولۇپ قالغانلىقى ئۈچۈن شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ئۇ نەرسىنى سېتىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان بولۇشى مۇمكىن. ئەگەر ئۇ كىشى ئۇ نەرسىنى نەق پۇلغا ساتسا، شۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئېھتىياجىمۇ ھەل قىلىنغان بولىدۇ. مانا مۇشۇ مەقسەتلەر ئۈچۈن ئۇ سودا يولغا قويۇلغان.

## 1415ـ سۇئال: نىسىنى نەققە ستىش سودىسىنىڭ شەرتى

مەزكۇر سودىدا تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر ئىمام ئەبۇھەنىفە ( ئاللاھ تائالائۇنىڭغارەھمەت قىلسۇن!) نىڭ كۆز قارىشىدا يەتتىدۇر. ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. سېتىلغان نەرسىنىڭ جىنسىنى سېتىپ ئالغۇچىغا بىلدۈرۈش.
2. سېتىلغان نەرسىنىڭ تۈرىنى سېتىپ ئالغۇچىغا بىلدۈرۈش.
3. سېتىلغان نەرسىنىڭ مىقدارىنى بىلدۈرۈش.
4. سېتىلغان نەرسىنىڭ سۈپىتىنى بىلدۈرۈش.
5. سېتىلغان نەرسىنى تاپشۇرۇپ بېرىدىغان ۋاقتىنى بىلدۈرۈش.
6. ئەگەر سېتىلغان نەرسە ئېغىر بولۇپ چاپا مۇشەققەت بىلەن يۆتكىلىنىدىغان نەرسە بولسا، ئۇنى سېتىپ ئالغان ئادەمگە تاپشۇرۇپ بېرىدىغان ئورۇننى بىلدۈرۈش.
7. ئەگەر سېتىلغان نەرسىنىڭ بەدىلى پۇل بولماي باشقا نەرسە بولسا، ئۇنىڭ مىقدارىنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكىنى ئۇ نەرسىنى ساتقان ئادەمنىڭ بىلىشى لازىم.

نېسىنى نەقە سېتىش سودىسىنىڭ يەنە بۇلاردىن باشقا مەسىلەن: پۇلنى سودا بولغان ئورۇندا ئېلىشقا، پۇلنى نېسى قىلماسلىققا، بىر نەچچە كۈن مەسىلەت قىلىۋېلىش ھەققىنىڭ يوقلىقىغا ۋە سودىنىڭ جازانىنىڭ سەۋەبلىرىدىن خالىي بولۇشقا ئوخشاش شەرتلىرى بولۇپ بۇ شەرتلەرنى مەزكۇر سودىنى قىلغان ۋاقىتتا بايان قىلىش شەرت ئەمەس. بۇ شەرتلەرنىڭ مەزكۇر سودىنى قىلىشقان ۋاقىتتا پەقەت سودىدا تېپىلىشىلا يېتەرلىكتۇر.

## 1416ـ سوئال: قەرزنى سېتىشنىڭ ھۆكمى

قەرزنى پەقەت قەرزدار ئادەمگىلا سېتىپ بېرىش توغرا بولىدۇ. ئەگەر بىر ئادەمنىڭ مەسىلەن: بىر يەردىن ئايلىق ئالىدىغان 100 سوم پۇلى بار بولغان، پۇلنى ئالىدىغان ۋاقىت كېلىشتىن بۇرۇن ئۇ ئادەم پۇلغا جىددى ئېھتىياج بولۇپ قالغان، ئاندىن ئۇنىڭغا بىر كىشى سېنىڭ ئۇ يەردىن ئالىدىغان 100 سوم پۇلىڭنى مەن 80 سومغا سېتىۋالاي دەپ سېتىۋالغان بولسا، بۇ قەرزنى نەخ پۇلغا سېتىۋېلىش ھېسابلانغانلىقى ئۈچۈن بۇ سودا ـ سېتىقنىڭ توغرا بولۇش ياكى بولماسلىقى ھەققىدە ئالىملار ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. توغرا دەپ قارالغان قاراشقا ئاساسەن، ئۇ سودا ـ سېتىق توغرا ئەمەس. چۈنكى، قەرزنى قەرزداردىن باشقا ئادەمگە سېتىپ بېرىش توغرا ئەمەس. ئەمما قەرزنى قەرزدارغا سېتىپ بېرىش، ياكى ئۇنىڭغا سوۋغا قىلىۋېتىش توغرىدۇر. بۇ قەرزنى تېز بېرىشنىڭ بەدىلىگە قەرزنىڭ بىر قىسمىنى كەچۈرۈۋېتىشنىڭ توغرا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. بۇ تىجارەتچىلەر ئارىلىرىدا قىلىپ كەلگەن ئىشلاردىندۇر. تىجارەتچىلەر، قەرزدار ئۇستىدىكى قەرزنى تېز بېرىش شەرتى بىلەن ئۇنىڭدىن قەرزنىڭ بىر قىسمىنى كەچۈرۈۋېتەتتى.

## 1417ـ سوئال: ماددىي نەرسىلەرگە باغلىق بولغان ھەق ھوقۇقلارنى سېتىشنىڭ ھۆكمى

كىشىلەر ئارىسىدا قىممىتى بار جىسمىلىق ھەر قانداق ماددىي بىرەر نەرسىگە باغلىق بولغان ھەر قانداق ھەق ھوقۇق مال ھېسابلىنىدۇ. ئۇنى سېتىشمۇ خۇددى جىسمىلىق ھەر قانداق بىر ماددىي نەرسىنى سېتىش توغرا بولغىنىدەك توغرا بولىدۇ.

1. ھەق كەلگۈسىدە تېپىلىدىغان ھەق ئەمەس، شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە بار بولغان ھەق بولۇشى لازىم.

2. ھەق، ئۆز ئىگىسىگە ئۇنىڭغا كېلىدىغان زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئىشنىڭ بېشىدىن باشلاپ شەرىئەتنىڭ شۇنداق ئورۇنلاشتۇرۇشى بىلەن بېرىلگەن ھەق بولۇشى لازىم.

3. ھەق، بىر ئادەمنىڭ زىممىسىدىن يەنە بىر ئادەمنىڭ زىممىسىگە يۆتكىلىدىغان ھەق بولۇشى

لازىم.

4. ھەق، مىقدارى ۋە سۈپىتى ئېنىق بولۇشى لازىم. شۇنىڭدەك ھەقنىڭ باشقىلارنى ئالداشقا ئېلىپ بارىدىغان دەرىجىدە نامەلۇم ھەق بولماسلىقى كېرەك.

5. ھەق، تىجارەتچىلەر ۋە كىشىلەرنىڭ ئۆرپ ئادەتلىرىدە ماددىي نەرسىلەرگە ۋە ماللارغا مۇئامىلە قىلىنغىنىدەك مۇئامىلە قىلىنىدىغان ھەق بولۇشى لازىم.

## 1418ـ سۇئال: توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىق ۋە شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقنىڭ بايانى

بىز يۇقىرىدا سودا ـ سېتىقنىڭ بىر نەچچە شەرتلىرىنى بايان قىلىپ ئۆتتۇق. ئەگەر سودا ـ سېتىقتا مەزكۇر شەرتلەرنىڭ بىرەرسى تېپىلماي كەم قالسا، ئۇ سودا ـ سېتىق ھەنەفىي مەزھەپىدىكى ئالىملارنىڭ كۆز قارىشى بويىچە، يا توغرا بولمىغان سودا ــ سېتىق، ياكى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق ھېسابلىنىدۇ.

ھەنەفىي مەزھەپىدىكى ئالىملارنىڭ كۆز قارىشى بويىچە، توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىق، ماھىيەتتە ۋە سۈپەتتە توغرا بولمىغان سودا ــ سېتىقتۇر. ئەمما شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بولسا، ماھىيەتتە توغرا، لېكىن سۈپەتتە توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىقتۇر.

ئۇنداق ئىكەن شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىقتا قارىغاندا ئاممىباپتۇر. چۈنكى، توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىقنى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق، دەپ ئاتاشقا بولىدۇ. ئەمما شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقنى توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىق، دەپ ئاتاشقا بولمايدۇ. سودا ـ سېتىقنىڭ مۇھىم بولغان ئاساسىغا ۋە ماھىيىتىگە دەخلى يەتكۈزگەن ھەر قانداق نەرسە، ئۇ سودا ـ سېتىقنى توغرا قىلمايدىغان ئامىل ھېسابلىنىدۇ. سودا ـ سېتىقنىڭ مۇھىم بولغان ئاساسىغا ۋە ماھىيىتىگە ئەمەس، ئۇنىڭ سۈپىتىگە دەخلى يەتكۈزگەن ھەر قانداق نەرسە، ئۇ سودا ـ سېتىقنى شەرتىگە توشقۇزمايدىغان ئامىل ھېسابلىنىدۇ. مەسىلەن: تاپنى ياكى قاننى، ياكى ھۆر ئادەمنى سېتىش شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق ئەمەس، بارلىق ئالىملارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىق ھېسابلىنىدۇ. كۆپ ساندىكى ئالىملار «تاپنى، ھاراقنى ۋە توڭگۇزنى سېتىشنىڭ توغرا بولماسلىقىدىكى سەۋەب ئۇلارنىڭ پاسكىنا نەرسە بولغانلىقىدۇر» دەيدۇ.

جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەككە پەتھە قىلىنغان يىلى (مەككىدە): شۈبھىسىزكى، الله ۋە اللەنىڭ پەيغەمبىرى ھاراق، تاپ (ئۆزى ئۆلۈپ قالغان مالنىڭ) گۆشى، چوشقا ۋە بۇت سېتىشنى ھارام قىلدى، دېدى. بىر كىشى: ئى رەسۇلۇللاھ ! تاپنىڭ مېيىنى ساتسا بولامدۇ؟ ئۇنىڭدا كېمىلەر ۋە تېرىلەر مايلىنىدۇ، چىراغ قىلىپ ئىشلەتكىلى بولىدۇ، دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ياق، سېتىشقا بولمايدۇ. الله يەھۇدىيلارغا لەنەت قىلسۇن! الله ئۇلارغا ھايۋاناتلارنىڭ مېيىنى يېيىشنى ھارام قىلغانىدى، ئۇلار ئۇنى يېمەي، ئېرىتىپ سېتىپ پۇلىنى يېگەن، دېدى. (مۇسلىم: 1581)

## 1419ـ سۇئال: ئىنسانىنىڭ جىسمىنى، ۋە ئەزالىرىنى سېتىشنىڭ ھۆكمى

ئىنساننىڭ جىسمىنى ۋە ئەزالىرىنى سېتىشمۇ توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىقلارنىڭ قاتارىدىندۇر. چۈنكى، ئىنسان ھۆرمەتلىك قىلىپ يارىتىلغان بىر مەخلۇقتۇر. شۇڭا كاپىر بولسىمۇ

ئىنساننىڭ جىسمىنى ۋە ئەزالىرىنى سېتىش توغرا ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە ئايال كىشىنىڭ سۈتىنى سېتىشمۇ توغرا ئەمەس. شۇنىڭدەك يەنە ئىنساننىڭ چاچلىرىنى سېتىش، ياكى ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش توغرا ئەمەس. چۈنكى، ئىنسان خار ئەمەس، ھۆرمەتلىك قىلىپ يارىتىلغان بىر مەخلۇقتۇر. شۇڭا ئۇنىڭ بىرەر پارچىسىنىڭمۇ خارلىنىپ قېلىشى توغرا ئەمەس.

## 1420ـ سوئال: ئىنساننىڭ قېنىنى سېتىشنىڭ ھۆكمى

قاننى سېتىش توغرا ئەمەس. ئاللاھ تائالا ئادەم ئەۋلادىنى ھۆرمەتلىك ياراتتى. چۈنكى، قان ئادەمنىڭ بىر پارچىسىدۇر. ئەگەر بىر كىشىنىڭ قان تىپى بىرەر كېسەلنىڭ قان تىپى بىلەن ئوخشىشىپ كېتىدىغان، كېسەلگە ئۇنىڭ قېنىدىن باشقا ئادەمنىڭ قېنى چۈشمەيدىغان ياكى شۇ كىشىدىن باشقا ئادەم تېپىلمىغان بولسا، شۇ كېسەلگە ئۇ كىشىنىڭ قان بېرىشى لازىم. ئەگەر ئۇ ئادەم كېسەلگە قان بېرىشتىن باش تارتسا، گۇناھكار بولىدۇ.

## 1421ـ سوئال: بىر-بىرىگە قان بەرگەن ئەر ئاياللارنىڭ توي قىلىشىنىڭ ھۆكۈمى

ئەرنىڭ قېنى سېلىنغان ئايالنىڭ ئۇ ئەر بىلەن توي قىلىشى، ياكى ئايالنىڭ قېنى سېلىنغان ئەرنىڭ ئۇ ئايال بىلەن توي قىلىشى توغرىدۇر. بىرىنىڭ قېنىنى يەنە بىرىگە سېلىش بىلەن ئۇ ئىككىسىنىڭ توي قىلىشىشى ھارام بولۇپ كەتمەيدۇ. چۈنكى، بىر كىچىك بالىنى ئۇنى ئېمىتىش ئۇچۈن بەلگىلەپ بېرىلگەن مۇددەتتىن كېيىن ئېمىتىشمۇ ئۇ بالا بىلەن ئۇنى ئېمىتكەن ئايالنىڭ ئارىسىدا ئېمىلدەشلىكنى كەلتۈرۈپ چىقارمايدۇ.

## 1422ـ سوئال:توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقنىڭ ئارىسىدىكى پەرق

توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقنىڭ ئارىسىدىكى پەرق بولسا، توغرا بولمىغان سودا ــ سېتىق:ـ بۇ سۇدا بىلەن بىر نەرسە سېتىپ ئالغان ئادەمنى ئۇ نەرسىنى ئىشلىتىش ھەققىگە ئىگە قىلمايدۇ. بىر نەرسىنى ئىشلىتىش ھەققىگە ئىگە بولمىغان ئادەم ئۇ نەرسىگە ئىگە بولۇش ھەققىگىمۇ ئىگە ئەمەس. ئەگەر بىر ئادەم توغرا بولمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن سېتىپ ئالغان نەرسىسىنى يۈتتۈرۈۋەتكەن بولسا، ئۇ نەرسىنىڭ ھۆكمى بىر قىسىم ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدا ئامانەتنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوخشاش. يەنى ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى تۆلەپ بەرمەيدۇ.

بىر ئادەم بىر نەرسىنى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن سېتىپ ئېلىپ ئۇنى ئىگىسىنىڭ رۇخستى بىلەن قولىغا تاپشۇرۇپ ئالغان بولسا، ھەنەفىي مەزھەپىدىكى بارلىق ئۆلىمالارنىڭ كۆز قارىشىدا ئۇ نەرسە ئۇ ئادەمنىڭ مۈلكى ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا ئۇ نەرسىنى يۈتتۈرۈۋەتكەن بولسا، ئەگەر ئۇ نەرسە ئوخشىشى بار نەرسە بولسا، ئوخشىشىنى، ئەگەر ئۇ نەرسە باھالىق نەرسە بولسا، ئۇنىڭ پۇلىنى تۆلەپ بېرىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى ئىگىسىنىڭ رۇخستىسىز سودا بولىۋاتقان ئورۇندا قولىغا ئېلىپ كەتكەن بولسا، توغرا رىۋايەتكە ئاساسەن ئۇ نەرسە ئۇ ئادەمنىڭ مۈلكى ھېسابلىنىدۇ.

## 1423ـ سوئال: شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقنىڭ بايانى

1. شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن بىر نەرسە سېتىپ ئالغان ئادەم، ساتقۇچىنىڭ ئوچۇق ياكى ئىشارىي بۇيرۇقى بىلەن ئۇ نەرسىنى قولىغا تاپشۇرۇپ ئالغان، بۇ سودىدا بىرىنىڭ قولىدىكى نەرسە پۇل، يەنە بىرىنىڭ قولىدىكى نەرسە مەسىلەن بۇغدايغا ئوخشاش ماددىي نەرسە

بولماستىن ھەر ئىككىسىنىڭ قولىدىكى نەرسە ماددىي نەرسىلەر بولغان ۋە ئۇ نەرسىلەرنىڭ ھەر ئىككىسى شەرىئەتتە مال، دەپ ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان نەرسىلەر بولغان بولسا، سېتىپ ئالغۇچى تەرەپ سېتىپ ئالغان نەرسىگە ئىگە بولىدۇ. يەنى ئۇ نەرسە ئۇنىڭغا تەۋە بولىدۇ.

2. ئەگەر ئۇ نەرسە سېتىپ ئالغۇچىنىڭ قولىدا تۇرۇپ يوقۇپ كەتكەن، ياكى ئۇ ئادەم ئۇنى ئىشلىتىپ بولغان بولسا، ئەگەر ئۇ نەرسە ئوخشىشى بار نەرسە بولسا، ئۇ ئادەمگە ئۇ نەرسىنىڭ ئوخشىشىنى تۆلەپ بېرىش لازىم بولىدۇ. ئەگەر ئۇ نەرسە باھالىق نەرسە بولسا، ئۇنىڭ باھاسىدا پۇل تۆلەپ بېرىش لازىم بولىدۇ.

3. شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن ئېلىنغان نەرسە يوقۇپ كەتكەندە ئۇ نەرسىنىڭ باھاسىدا پۇل تۆلەپ بېرىشىنىڭ سەۋەبى بولسا، سودىنىڭ سېتىلماقچى بولغان نەرسىنىڭ ئۇنى سېتىشقا كېلىشكەن پۇل ئەمەس باھاسى بىلەن بولۇشى ئەسلى قائىدە بولغانلىقى ئۈچۈندۇر. لېكىن، نەرسىنى باھالايدىغانلارنىڭ نەرسىنىڭ نەرقىنى باھالاشتا ئىختىلاپ قىلىشىپ قالىدىغانلىقى سەۋەبى بىلەن بىر نەرسىنىڭ باھاسىنىڭ زادى قانچە پۇل بولىدىغانلىقى بىر ئاز نامەلۇم. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر سودا ـ سېتىقنى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بولۇپ قېلىشىدىن ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن سېتىلغان نەرسىنىڭ سودىدا كېلىشكەن مىقداردىكى پۇل ئۇنىڭ باھاسىنىڭ مىقداردىكى پۇل ئورنىدا قويۇلىدۇ. يەنى سودا بولىۋاتقان ئورۇندا پۇلنىڭ قانچە پۇل ئىكەنلىكى نامەلۇم بولغان نەرسىنى سېتىپ ئېلىش شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق ھېسابلىنىدۇ.

4. ئەگەر سودا ـ سېتىق نەرسىنىڭ پۇلىنىڭ نامەلۇملىقى بىلەن ئەمەس باشقا بىر سەۋەب بىلەن شەرتىگە توشمىغان سودا بولۇپ قالغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇ نەرسىنىڭ باھاسىنىڭ مىقداردىكى پۇلنى ھېسابلاشتىن ئۇ نەرسىنىڭ سېتىلغاندا كېلىشكەن پۇلنىڭ مىقدارىنى ھېسابلاش ئۇيغۇن ئەمەس. شۇڭا شەرتىگە توشمىغان سودا بىلەن سېتىپ ئېلىپ يوقۇپ كەتكەن نەرسىگە بازاردىكى باھاسى بويىچە پۇل تۆلەپ بېرىلىدۇ.

5. ئەگەر بىر نەرسىنى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن سېتىپ ئالغان ئادەم ئۇ نەرسىنى توغرا بولغان سودا ـ سېتىق بىلەن ساتقان بولسا، بۇ كۈچكە ئىگە سودا ـ سېتىق ھېسابلىنىدۇ.

6. بىر نەرسىنى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن ساتقان ئادەم ساتقان نەرسىنى تاكى ئۇنىڭ پۇلىنى قايتۇرۇپ بەرمەي تۇرۇپ قايتۇرۇۋالالمايدۇ. چۈنكى پۇل، سېتىلغان نەرسىنىڭ بەدىلىگە بېرىلگەن نەرسىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ نەرسە خۇددى گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىدەك پۇلنىڭ بەدىلىگە تۇتۇپ تۇرۇلغان نەرسە ھېسابلىنىدۇ.

7. شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن بىر نەرسە ساتقان ۋە سېتىپ ئالغان كىشىلەرنىڭ ھەر بىرى يەنە بىرىگە خەۋەرنى قىلىپ قويۇپ سودىنى بۇزالايدۇ. سودىنى بۇزماقچى بولغان تەرەپنىڭ قارشى تەرەپتىكى ئادەمنىڭ رازىلىقىنى ئېلىشى لازىم ئەمەس، ئۇنىڭغا پەقەت ئۆزىنىڭ سودىنى بۇزىدىغانلىقىنى بىلدۈرۈپ قويسىلا بولىدۇ.

8. سودا ـ سېتىققا مۇناسىپ كەلمەيدىغان ھەر قانداق بىر شەرت سودىنى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق قىلىۋەتمەيدۇ. چۈنكى بىر سودىدا، سودا ـ سېتىققا مۇناسىپ كەلمەيدىغان شەرت سودا تاماملىنىپ بولغاندىن كېيىن قويۇلغان بولسا، بۇ شەرت توغرا رىۋايەتكە ئاساسەن ئۇ

سودىنى شەرتگە توشمىغان سودا ـ سېتىق قىلىشقا بولمايدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بىرەر شەرتىنىڭ سودىنى شەرتگە توشمىغان سودا ـ سېتىق قىلىشتىمۇ ئۈچۈن ئۇ شەرتنىڭ سودىغا ئۇ سودا بولۇۋاتقان ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە قويۇلىشى لازىم.

9. سودا ـ سېتىق قىلىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ سودا ـ سېتىق قىلىشىمۇ شەرتگە توشمىغان سودا ـ سېتىق ھېسابلىنىدۇ. بۇ، يەمەك ئىچمەككە ياكى كىيىم كېچەككە ياكى باشقا نەرسىگە موھتاج بولۇپ قالغان ۋە كىشىلەر ئۇ، موھتاج بولۇپ قالغان نەرسىنى ئۇنىڭغا ئەسلىدىكى باھاسىدىن خېلىلا قىممەت سېتىپ بەرمەكچى بولغان ئادەمدۇر.

10. مەجبۇر بولۇپ قالغان ئادەمدىن بىر نەرسە سېتىپ ئېلىشمۇ شەرتگە توشمىغان سودا ـ سېتىق ھېسابلىنىدۇ. بۇ، نەرسە كېرەكلىرىدىن بىرەر نەرسە سېتىشقا مەجبۇر بولۇپ قالغان ۋە ئۇ نەرسىنى ئالماقچى بولغان كىشى ئۇنى ئۇنىڭغا ئوخشاپ كېتىدىغان نەرسىنىڭ باھاسىدىن بەكلا تۆۋەن باھادا ئالماقچى بولغان ئادەمدۇر.

11. بىر نەرسىنى شەرتگە توشمىغان سودا ـ سېتىق بىلەن سېتىش ئارقىلىق ئالغان پايدا ئۇ نەرسىنى ساتقان كىشىگە ھالال ئەمەس. چۈنكى، ئۇنىڭ قىلغان سودىسى توغرا ئەمەستۇر. بىر نەرسىنى شەرتگە توشمىغان سودا بىلەن سېتىپ ئالغان ئادەم ئۇ نەرسىنى توغرا سودا ـ سېتىق بىلەن باشقا بىر كىشىگە ساتقان بولسا، گەرچە ئۇ نەرسىنى ساتقان ئادەم ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىشكە بۇيرۇلغان بولسىمۇ، لېكىن ئۇ كىشى ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىشكە بۇيرۇلمايدۇ. چۈنكى، ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىشنى لازىم قىلىدىغان سەۋەب بولسا، ئۇ نەرسىنىڭ پۈتۈنلەي ئۇنى ساتقان ئادەمنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا بولىشىدۇر. ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى ساتقانلىق سەۋەبى بىلەن ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىشنى لازىم قىلىدىغان سەۋەب يوقالدى. شۇڭا ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان كىشىنىڭ ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىشى لازىم ئەمەس. ئۇ نەرسىنى ساتقان ئادەمنىڭ ئۇنى تەكرار يەنە ئۇ كىشىدىن سېتىۋېلىشى توغرا بولسىمۇ، لېكىن ئۇنداق قىلىش مەكرۇھتۇر. چۈنكى، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىگە شەرئەتتە ھارام ھېسابلىنىدىغان سەۋەب ئارقىلىق ئېرىشكەن. يەنە كېلىپ ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى سېتىۋالماقچى بولغانلىقى شەرتگە توشمىغانلىقى ئۈچۈن بۇزۇش لازىم بولغان سودا ـ سېتىقنى بۇزۇشتىن يۈز ئۆرىگەنلىك ھېسابلىنىدۇ.

## يەتتىنچى باپ. سودا ـ سېتىقتىكى ھارام ۋە مەكرۇھ ئىشلارنىڭ بايانى

### 1424 ـ سۇئال: بىر نەرسىنىڭ ھاراملىقىنىڭ يۆتكىلىشى

1. بىر نەرسىنىڭ ھاراملىقى، ئەگەر ئۇنىڭ ھاراملىقىنى ئىككىنچى ئادەم بىلسە بىر ئادەمدىن يەنە بىر ئادەمگىمۇ يۆتكىلىدۇ. مەسىلەن: بىر باجگىر كىشىلەرنىڭ مال مۈلكىنى ناھەق ئېلىۋالغان، ئاندىن باجگىر ئۇنى ئىككىنچى ئادەمگە بەرگەن ۋە ئۇ ئادەمدىن ئۇ مال ـ مۈلۈكنى ئۇنىڭ ناھەق ئېلىۋېلىنغان مال ـ مۈلۈك ئىكەنلىكىنى بىلىپ تۇرۇپ ئۈچۈنچى بىر كىشى ئالغان بولسا، ئۇ مال ـ مۈلۈك ئۈچۈنچى كىشى ئۈچۈنمۇ ھارام ھېسابلىنىدۇ.

2. بىر ئادەمنىڭ مىراسخورى، مىراس قالدۇرۇپ قويغان ئۇ ئادەمنىڭ، ھارامدىن پۇل مال تاپىدىغانلىقىنى ئېنىق بىلسىمۇ ئۇ ئادەمگە مىراسخورلۇق قىلىپ ئۇنىڭ مال مۈلكىنى ئالسا بولىدۇ. لېكىن، مىراسخور مىراس قالدۇرغۇچى ئۇ ئادەمنىڭ ھارامدىن تاپقان مال مۈلكىنىڭ ئىگىسىنى ئېنىق بىلسە، ئۇ مال ـ مۈلۈكنىڭ ھاراملىقىدا شەك يوق. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ مال ـ مۈلۈكنى ئۇنىڭ ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىش لازىم. مەسىلەن: بىر ئادەم ئۆلگەن، ئۇ ئادەمنىڭ بالىسى ئۇ ئادەمنىڭ

هالال بولمايدىغان يەرلەردىن پۇل مال تاپىدىغانلىقىنى بىلىدىغان، لېكىن قايتۇرۇپ بېرەي دېسە، ئۇ پۇل ماللارنىڭ ئىگىسىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلمەيدىغان بولسا، ئۇ بالىنىڭ ئۇ ئادەمگە مىراسخورلۇق قىلىپ ئۇ ئادەمنىڭ مال مۈلكىنى ئېلىشى هالالدۇر. بۇنىڭغا ئوخشاش ئەھۋاللاردا ئەڭ ياخشىسى ئۇ بالىنىڭ پۇل ماللارنى ئۆزى ئىشلىتىشتىن ساقلىنىپ ئۇ ماللارنى ئۇ ماللارنىڭ ئىگىسىنىڭ نىيىتى بىلەن سەدىقە قىلىۋېتىشى لازىم. شۇنىڭدەك يەنە هارام مالنىڭ ئىگىسىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلمىسىمۇ، ئەمما قايسى مال ـ مۈلۈكنىڭ هارام يولدىن تېپىلغانلىقىنى ئېنىق بىلسە، ئۇ مال ـ مۈلۈكنى ئىشلىتىش هارامدۇر.

3. بۇ هەقتىكى خۇلاسە شۇكى، بىر ئادەم ناھەق ئېلىۋېلىنغان ياكى هارام يول بىلەن تېپىلغان مال دۇنيانىڭ ئىگىسىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى ئەگەر ئېنىق بىلسە، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ مال دۇنيانى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىشى لازىم. ئەگەر ئۇ مال دۇنيانىڭ ئىگىسىنىڭ كىم ئىكەنلىكى ئېنىق بىلىنمىگەن، ئەمما قايسى مال ـ مۈلۈكنىڭ هارام مال ئىكەنلىكى ئېنىق بىلىنگەن بولسا، ئۇ مال ـ مۈلۈك ئۇ ئادەمگە هالال ئەمەس ئۇ ئادەم ئۇ مال ـ مۈلۈكنى ئۇنىڭ ئىگىسىنىڭ نىيىتى بىلەن سەدىقە قىلىۋېتىدۇ.

4. مال ـ مۈلۈك هارام ۋە هالال مال ـ مۈلۈكلەردىن ئارىلاش بولغان، ئۇ ئادەم هارام مال ـ مۈلۈكلەرنىڭ ئىگىسىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى ياكى ماللارنىڭ ئىچىدىن قايسىسىنىڭ هارام مال ئىكەنلىكىنى ئېنىق بىلمەيدىغان بولسا، ئۇ مال ـ مۈلۈك ئۇ ئادەمگە ھۆكمەن هالال بولىدۇ. لېكىن، ئۇ ئادەمنىڭ ئۆزىنىڭ دىندارلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ ئۇ مال ـ مۈلۈكدىن يىراق تۇرۇشى ياخشىدۇر. كىرىمى زالىم پادىشاھلار ياكى زالىم ھۆكۈمەتلەر تەرىپىدىن ياكى ناھەق يوللاردىن كېلىدىغان ئادەمنىڭ ئۆيىدىن ئۇ ئادەمنىڭ كىرىمىنىڭ شۇنداق يوللاردىن كېلىدىغانلىقىنى بىلىدىغان بىر كىشىنىڭ تاماق يېيىشى توغرىمۇ ياكى توغرا ئەمەسمۇ؟ دېگەن سوئالنىڭ جاۋابى مۇنداقتۇر: ئەگەر ئۇ كىشىنىڭ ئالدىغا يېيىش ئۈچۈن قويۇلغان نەرسىلەرنىڭ ناھەق ئېلىۋېلىنغان ياكى پارە يولى بىلەن كېلىنگەن نەرسىلەر بولمىسا، ئۇ كىشىنىڭ ئۇ نەرسىلەرنى يېيىشى ھۆكمەن توغرىدۇر. ئەمما ئۆزىنىڭ دىندارلىقىنى كۆزدە تۇتۇپ تۇرۇپ ئۇ كىشىنىڭ ئۇ نەرسىلەرنى يېمەسلىكى ياخشىدۇر.

5. ئېرى كىشىلەرگە زۇلۇم سالىدىغان ئورۇندا ئىشلەيدىغان ئايال، ئەگەر ئېرىنىڭ ئۆيگە ئېلىپ كەلگەن نەرسىلىرىنىڭ ناھەق ئېلىۋېلىنغان نەرسىلەر ئەمەسلىكىنى ئېنىق بىلسە، ئۇ ئايالنىڭ ئۇ نەرسىلەرنى يېيىشى توغرىدۇر. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئۇ ئايال ئېرى ئۇنىڭغا بەرگەن هارام پۇللارغا يېمەك ئىچمەك ياكى كىيىم كېچەك سېتىپ ئالغان بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئۇلارنى ئىشلىتىشى توغرىدۇر. ئەمما ئۇنىڭ گۇناھى ئېرىگە بولىدۇ.

6. شۈبھىلىك نەرسىلەردىن ساقلىنىش ۋە يىراق تۇرۇش دىننى تولۇقلىغۇچى نەرسىلەرنىڭ قاتارىدىندۇر. هارامىلىقىنى ياكى هالاللىقىنى ئۇرغۇن كىشىلەر بىلمەيدىغان شۈبھىلىك نەرسىلەرنىڭ ھۆكمىنىڭ قانداق بولىدىغانلىقى ھەققىدە ئالىملار ئىختىلاپ قىلىشىپ قالدى. شۈبھىلىك نەرسىلەرنى هارام، دەپ قارايدىغان ئالىملار بار. بۇلارنىڭ بۇ كۆز قارىشى توغرا ئەمەس. شۈبھىلىك نەرسىلەرنى مەكرۇھ، دەپ قارايدىغان ئالىملار بار. ئۇنى هارامىمۇ ئەمەس، هالالمۇ ئەمەس، ئۇنىڭ ئەھۋالى خۇددى ئىسلام كېلىپ بىر نەرسىگە هارام ياكى هالال دەپ ھۆكۈم بېرىشتىن بۇرۇنقى نەرسىلەرنىڭ ئەھۋالىغا ئوخشاش، دەپ قارايدىغانلارمۇ بار. ھەقىقەتە هالال ياكى

هارام دەپ بىرەر ھۆكۈم كەلمىگەن ئىشلار مەكرۇھ بىلەن هارام ئارىسىدىكى بىر توسالغۇدۇر. كىمكى ھەقىقەدە ھالال ياكى هارام دەپ بىرەر ھۆكۈم كەلمىگەن ئىشلار بىلەن كۆپ شۇغۇللانسا، ئۇ ئادەم مەكرۇھ ئىشلارنى قىلىپ قالىدۇ. كىمكى مەكرۇھ ئىشلار بىلەن كۆپ شۇغۇللانسا، ئۇ ئادەم هارام ئىشلارنى قىلىپ قالىدۇ. ئۇنداق ئىكەن ھەقىقەدە ھالال ياكى هارام دەپ بىرەر ھۆكۈم كەلمىگەن ئىشلار ھالال ھارامنىڭ ئارىسىدىكى مۇھىم نۇقتىدۇر.

## 1425ـ سۇئال: مەكرۇھ بولغان سودا ـ سېتىقلارنىڭ بايانى

مەكرۇھ بولغان سودا ـ سېتىق بولسا، ھارامىلىقا يېقىنلىقتا شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقتىن بىر دەرىجىدە تۆۋەندە تۇرىدىغان سودا ــ سېتىقتۇر. لېكىن، ئۇمۇ شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقلارنىڭ بىر تۈرىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن مەكرۇھ بولغان سودا ـ سېتىقلارنىڭ بايانى شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىقلارنىڭ ئارقىسىدىنلا كېلىدۇ.

مەكرۇھ بولغان سودا ـ سېتىقلارمۇ چەكلەنگەن سودا ــ سېتىقلاردىندۇر. ئۇ سودا ـ سېتىقلارنى قىلىشنىڭ گۇناھ بولىدىغانلىقىدا ھېچبىر ئىختىلاپ يوق.

مەكرۇھ بولغان سودا ـ سېتىقنىڭ بىر نەچچە تۈرلىرى بار. تۆۋەندىكىلەر ئۇلارنىڭ بىرقىسمىلىرىدۇر.

1. جۈمە نامىزىغا ئەزان چىقىاندا سودا ـ سېتىق قىلىش. جۈمە نامىزىغا چىقان بىرىنچى ئەزاندىن كېيىن سودا ـ سېتىق قىلىش مەكرۇھتۇر. چۈنكى، ئىنسانلارنىڭ بىرىنچى ئەزان چىقان ھامان جۈمە نامىزىنى ئوقۇش ئۈچۈن مەسجىتكە مېڭىشى لازىم.

2. يالغان خېرىدار بولۇش ئارقىلىق خېرىدارلارنى ئالداش. سودىدا يالغان خېرىدار بولۇش ئارقىلىق خېرىدارلارنى ئالداشمۇ ھارامغا يېقىن مەكرۇھتۇر.

3. باشقىلار خېرىدار بولۇپ بولغان نەرسىگە خېرىدار بولۇش. باشقىلار خېرىدار بولۇپ بولغان نەرسىگە خېرىدار بولۇشمۇ مەكرۇھتۇر. شۇنىڭدەك يەنە، باشقا بىرى نەرسىسىنى ساتماقچى بولغان خېرىدارغا ئۇنىڭ سودىسىنى بۇزۇۋېتىپ نەرسە سېتىشمۇ مەكرۇھتۇر.

ئىمام مالىك نافىئتىن ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمانىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مالغا يالغان خېرىدار بولۇشتىن توسقان. ئىمام مالىك يالغان خېرىدار بولۇشنى مۇنداق چۈشەندۇرگەن: بىراۋنىڭ ئۆزەڭ ئالمايدىغان مېلىنى باشقىلارنىڭ ساڭا ئەگىشىپ ئېلىشى ئۈچۈن يالغاندىن ئالغاندەك بولۇۋېلىپ، مال ئىگىسىگە مالنىڭ ئەسلى قىممىتىدىن يۇقىرى پۇل بېرىشىڭ يالغان خېرىدار بولغانلىقتۇر. (مالىك 1392)

ئىبنى ئەبۇ ئەۋفا مۇنداق دەيدۇ: يالغان خېرىدار بولغۇچى جازانە يېگەن، خىيانەتخور ھېسابلىنىدۇ. ئۇ، ئالدامچىلىق ۋە قىزىلكۆزلۈك بولۇپ، ھەرگىز دۇرۇست ئەمەس. (بۇخارى مۇئەللەق رىۋايەت قىلغان)

4. مال ئېلىپ كەلگۈچىلەرنىڭ ئالدىغا چىقىش. ئەگەر بىر شەھەرگە مال ئېلىپ كەلگۈچىلەرنىڭ ئالدىغا چىقىپ ئۇلار ئېلىپ كەلگەنماللارنى سېتىپ ئېلىۋېلىش شەھەر ئەھلىگە زەرەر بېرىدىغان ئىش بولسا، ياكى مال ئېلىپ كەلگەنلەر مالنىڭ بازاردىكى نەرقىنى بىلمىگەنلىكى ئۈچۈن مالنىڭ نەرقىنى قالايمىقانلاشتۇرۇپ ئۇلاردىن مالنى ئەرزان سېتىۋېلىدىغان ئىش بولسا، شەھەرگە مال ئېلىپ كەلگۈچىلەرنىڭ ئالدىغا چىقىپ ئۇلار ئېلىپ كەلگەن ماللىرىنى سېتىپ ئېلىۋېلىش مەكرۇھتۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىرىڭلار يەنە بىرىڭلارنىڭ سودىسى ئۈستىگە سودا قىلمىسۇن (يەنى ئۇنىڭ سودىسىنى بۇزۇپ، ئۆزىنىڭ مېلىنى ساتىدىغان ئىشنى قىلمىسۇن)! يولدا كېلىۋاتقان مال بازارغا كېلىپ چۈشۈرۈلۈپ بولمىغىچە، ئۇنىڭ ئالدىغا چىقىپ سېتىۋالىدىغان ئىشنى قىلماڭلار. (بۇخارى: 2165)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: يېزىلىقنىڭ مېلىنى شەھەرلىك سېتىپ بەرمىسۇن، ئىنسانلارنى ئۆز مەيلىگە قويۇپ بېرىڭلاركى، الله بەزىلىرىگە بەزىلىرىنىڭ سەۋەبى بىلەن رىزىق بەرسۇن! (مۇسلىم: 1522)

5. مەسچىتلەردە سودا ـ سېتىق قىلىشمۇ مەكرۇھتۇر. چۈنكى، ئاللاھ تائالا مۇنداقدېگەن: اللهنىڭ ئۇلۇغلىنىشى ۋە ئىسمىنىڭ ياد ئېتىلىشى بۇيرۇلغان مەسجىدلەردە (مۆئمىنلەر) ئەتىگەن ـ ئاخشامدا تەسبىھ ئېيتىپ تۇرىدۇ.ئۇلار شۇنداق ئەرلەركى، سودا ـ سېتىق ئۇلارنى اللهنى زىكىر قىلىشتىن، ناماز ئۆتەشتىن، زاكات بېرىشتىن غەپلەتتە قالدۇرمايدۇ، ئۇلار دىللار ۋە كۆزلەر قالايمىقانلىشىپ كېتىدىغان كۈن (يەنى قىيامەت كۈنى) دىن قورقىدۇ.[سۈرە نۇر ـ 36 ـ 37]

ئەمر ئىبنى شۇئەيب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ دادىسىدىن، دادىسى بوۋىسىدىن رىۋايەت قىلىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مەسجىدتە سودا ـ سېتىق قىلىش، يۈتۈپ كەتكەن نەرسىنى ئېلان قىلىش، شېئىر ئوقۇش ۋە جۈمە كۈنى جۈمە نامىزىدىن ئىلگىرى ھالقا بولۇپ ئولتۇرۇشتىن توسقان. (ئەبۇ داۋۇد: 1079)

چۈنكى، مەسچىتلەر ئاللاھ تائالانى زىكىر قىلىش، ناماز ئوقۇش، ئىلىم ئۆگىنىش ۋە ياخشى ئىشلارنى مۇزاكىرە قىلىش ئۈچۈن قۇرۇلغان. يۈتۈپ كەتكەن نەرسىنى مەسچىتتە ئىلان قىلىش ئۇنىڭدا سودا ـ سېتىق قىلغانغا قارىغاندا يەڭگىلدۇر. مەسچىت يۈتۈپ كەتكەن نەرسىلەرنى ئىلان قىلىش ئۈچۈن قۇرۇلمىغان يەردە ئۇ ئەلۋەتتە سودا ـ سېتىق قىلىش ئۈچۈن قۇرۇلمىغاندۇر.

7. ئاقىۋىتى نامەلۇم سودىلار يەنى ھايۋاننىڭ يېلىنىدىكى سۈت، قوسىقىدىكى تۇغۇلمىغان بالىسى، سۇدىكى تۇتۇلمىغان بېلىق، ھاۋادىكى قۇشلارغا ئوخشاش نەرسىلەرنى سېتىش توغرا بولمىغان سودىدۇر.

**1426 ـ سۇئال: سېتىلغان نەرسىنى قولغا تاپشۇرۇپ ئېلىشنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر**

1. سېتىلغان نەرسىنى تاپشۇرۇپ ئېلىش ئۇنىڭ ئىگىسىنىڭ رۇخستى بىلەن بولۇشى لازىم.

2. قولغا تاپشۇرۇپ ئېلىنىدىغان نەرسىنى تاپشۇرۇپ ئالىدىغان ۋاقىتتا باشقىلارنىڭ ئىشى بىلەن مەشغۇل بولماسلىقى شەرت.

3. تاپشۇرۇپ بېرىلىدىغان نەرسە باشقا نەرسىلەرگە تۇتاش بولماسلىقى شەرت.

4. تاپشۇرۇپ بېرىلىدىغان نەرسە بىر ئادەمگە تاپشۇرۇپ بېرىشكە بولىدىغان نەرسە بولۇش شەرت.

5. نەرسىنى تاپشۇرۇپ ئالىدىغان ئادەم شۇنداق قىلىشقا لاياقىتى توشقان ئادەم بولۇشى شەرت.

6. سوۋغات قىلىنغان ياكى سېتىپ بېرىلگەن نەرسىنى بىر ئادەمنىڭ ئورنىدا ئېلىپ قويىدىغان كىشىنىڭ ئۇ ئادەم بىلەن ئۇرۇغ تۇغقانچىلىقتا ئوخشاش بىرەر ئالاقىسى بار ئادەم بولۇشى شەرت.

# سەككىزىنچى باپ. سودىدىكى مەسلىھەت، قەرز ، مالدىكى ئەيىب ۋە باشقا مەسىلىلەرنىڭ بايانى

## 1427ـ سوئال: مەسلىھەت قىلىشىش شەرتىنىڭ بايانى

بۇ، سودا ـ سېتىق قىلغان ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنىڭ سودىنى كۈچكە ئىگە قىلىش ياكى ئۈنداق قىلماسلىق هوقۇقىنى تەلەپ قىلىشىدۇر.

سودا ـ سېتىقنى قىلىپ بولغاندىن كېيىن بولسىمۇ سودا ـ سېتىق قىلغان ھەر ئىككى تەرەپكە ياكى ئۈلارنىڭ بىرىگە، ياكى ئۈلاردىن باشقا بىرەرسىگە ئۈچ كۈن ۋە ئۈنىڭدىن ئاز مۇددەت مەسلىھەت قىلىشىش ھەققىنىڭ بېرىلىشىمۇ توغرا بولىدۇ. ئەگەر سېتىلغان نەرسە ئاسان بۇزۇلۇپ كېتىدىغان نەرسە بولسا، ئۇ نەرسە بۇزۇلۇپ كېتىش ئارقىلىق كېلىدىغان زىياننىڭ ئالدىنى ئېلىش ئۈچۈن ئۇ نەرسە ھەققىدە قايسى تەرەپكە بولسۇن مەسلىھەت قىلىشىش شەرتى بېرىلمەيدۇ.

ئىككى تەرەپكە ياكى ئۈلارنىڭ بىرىگە مەسلىھەت قىلىشىش شەرتى مۇددەتسىز ياكى مەڭگۈلۈك بېرىلگەن سودا ــ سېتىق، شەرتىگە توشمىغان سودا ـ سېتىق ھېسابلىنىدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم بىر كىشىگە بىر نەرسىنى ئۇ كىشىگە ھېچبىر مەسلىھەت قىلىشىش شەرتى بەرمەي ساتقان، ئاندىن ئۇ ئادەم بىر مۇددەت ئۆتكەندىن كېيىن ئۇ كىشىگە ئۇچراپ ئۇنىڭغا «سېنىڭ مەسلىھەت قىلىشىش ھەققىڭ بار» دېگەن بولسا، بۇنىڭدىن پەقەت سودا بولۇۋاتقان ئورۇندىكى مەسلىھەت قېلىشىش ھەققى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

مەسلىھەت قېلىشىش شەرتى ئىمام ئەبۇھەنىفەنىڭ (ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) كۆز قارىشىدا، ئۈچ كۈندىن ئارتۇق بېرىلمەيدۇ. بۇ ھەم ئىمام زۇپەر ۋەئىمام شافىئىيلارنىڭ كۆز قارىشىدۇر. ئەمما ئىمام ئەبۇيۇسۇف بىلەن ئىمام مۇھەممەد «مەلۇم بىر مۇددەت توختىتىلغانلا بولسا مەسلىھەت قېلىشىش شەرتى ئۈچۈن ئۈچ كۈندىن ئارتۇق مۇددەت بېرىلىشىمۇ توغرىدۇر.» دەيدۇ.

## 1428ـ سوئال: مەسلىھەت قېلىشىش شەرتى قويۇلۇش توغرا بولىدىغان ۋە توغرا بولمايدىغان ئورۇنلارنىڭ بايانى

1. يەرنى زىرائەت تېرىشقا ئىجارىگە بەرگەنگە، باغقا قاراشقا كېلىشكەنگە ۋە ئۆيىنى ئىجارىگە بەرگەنگە ئوخشاش ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنىڭ رازىلىقى بىلەن بۇزۇشقا بولىدىغان ھەر بىر مۇئامىلىدە مەسلىھەت قېلىشىش شەرتىنى قويۇش توغرىدۇر.

2. نەرسە تەقسىم قىلىش مۇئامىلىسىدىمۇ مەسلىھەت قېلىشىش شەرتىنى قويۇش توغرىدۇر. چۈنكى ئۇ، بىر تەرەپتىن سودا ـ سېتىق ۋە يەنە بىر تەرەپتىن مال ئۈستىدە قىلىنغان كېلىشىمدۇر.

3. ئادەمگە ياكى مال ـ مۈلۈككە كېپىل بولۇش مۇئامىلىسىدىمۇ مەسلىھەت قېلىشىش شەرتىنى كېپىل تەلەپ قىلغان تەرەپكە يەنى نەرسە ئىگىسىگە ياكى كېپىلگە بېرىش توغرىدۇر.

4. كېپىل ياكى ھاۋالە ئىشىدا مەسلىھەت قېلىشىش شەرتىنىڭ ئۈچ كۈندىن ئارتۇق مۇددەت بېرىلىشى توغرىدۇر.

5. مەسلىھەت قېلىشىش شەرتىنى قەرزداردىن قەرزنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئادەمگە بېرىشمۇ توغرىدۇر. چۈنكى، ھاۋالە ئۇ ئادەمنىڭ رازىلىقى بىلەن ۋۇجۇدقا چىقىدۇ.

6. نىكاھقا ۋە ئايالنى ئۇنىڭغا بەرگەن تويلۇقنى قايتۇرۇپ ئېلىش شەرتى بىلەن تالاق قىلىۋېتىش ئەمەس نورمال تالاق قىلىۋېتىشكە ئوخشاش مۇئامىلىدە ئىككى تەرەپنىڭ بىرىگە ياكى ھەر ئىككىسىگە مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتىنى بېرىش توغرا ئەمەس.

7. پۇلنى تەييارلاپ بېرىش شەرتىمۇ مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتىنىڭ بىر تارمىقى ھېسابلىنىدۇ.

8. مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتى بىلەن سېتىلغان نەرسە، ئەگەر مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتى ساتقۇچى تەرەپكە بېرىلگەن بولسا ساتقۇچىنىڭ مۈلكىدىن چىقىپ كەتمەيدۇ. چۈنكى، مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتىنىڭ ساتقۇچى تەرەپكە بېرىلىشى سودىنىڭ ئەمەلىيلىشىنى توسىدۇ. شۇڭا سېتىلغان نەرسە ئەگەر ئۇنى سېتىپ ئالغۇچى ئادەمنىڭ قولىدا تۈرۈپ يۇتۇپ كەتكەن ياكى بۇزۇلۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسە ئۈچۈن ئۇنىڭ بازاردىكى باھاسى بويىچە پۇل تۆلەپ بېرىدۇ.

9. مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتى بېرىلگەن تەرەپ مەيلى نەرسىنى ساتماقچى بولغان كىشى بولسۇن، مەيلى ئۇنى سېتىپ ئالماقچى بولغان ئادەم بولسۇن، ئۇ تەرەپنىڭ ئۆلۈپ كېتىشى بىلەن سودا كۈچكە ئىگە بولىدۇ. ئەگەر مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتى ھەر ئىككى تەرەپكە بېرىلگەن ۋە ئۇلارنىڭ بىرى ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، سودا ئۆلۈپ كەتكۈچى تەرەپىدىن كۈچكە ئىگە قىلىنغان ھېسابلىنىدۇ. ئۆلمىگەن تەرەپنىڭ مەسلىھەت قىلىۋېلىش ھەققى بىكار بولۇپ كەتمەيدۇ. ساراڭ بولۇپ قېلىش ۋە ھۇشىدىن كېتىشنىڭ ھۆكمىمۇ ئۆلۈپ كېتىشنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش بولىدۇ.

10. مەسلىھەت قىلىۋېلىش ھەققى بار تەرەپ ئۆلۈپ كەتسە، ئۇنىڭ بۇ ھەققى ئۇنىڭ مىراسخورلىرىغا مىراس قىلىپ بېرىلمەيدۇ. چۈنكى، ماددىي بىرەر نەرسىگە باغلىق ئەمەس ھەق ھوقۇق مىراس قىلىپ بېرىلمەيدۇ.

11. مەسلىھەت قىلىۋېلىش شەرتى مەيلى ساتقۇچىغا بېرىلسۇن، مەيلى سېتىپ ئالغۇچىغا بېرىلسۇن، ئۇنىڭ مۇددىتىنىڭ تۈگىشى بىلەن سودا تاماملىنىدۇ.

12. مەيلى نەرسىنى سېتىپ ئالغۇچى بولسۇن، مەيلى ئۇنى ساتقۇچى بولسۇن، سودىدا مەسلىھەت قىلىۋېلىش ھەققىنىڭ مەيلى سودا بىلەن ئالاقىسى بار ئادەم بولسۇن، مەيلى ئۇنداق بولمىسۇن، باشقا بىر ئادەمگە بېرىلىشىنى شەرت قىلغان بولسا، ئۇ ھەقنىڭ ئۇ ئادەمگە بېرىلىشى ئىستىھسان قائىدىسىگە ئاساسەن توغرىدۇر، ئەمما قىياس قائىدىسىگە ئاساسەن توغرا ئەمەستۇر.

**1429 ـ سۇئال: سېتىپ ئالغان نەرسىدە كۆرۈلگەن ئەيىپنىڭ ھۆكمى**

بىر نەرسىنىڭ ئەسلىدىكى ساغلام ھالىتىنى بۇزغان ھەر قانداق نەرسە ئەيىپ ھېسابلىنىدۇ. ئەيىپ دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن تىجارەتچىلەرنىڭ كۆز قارىشىدا نەرسىنىڭ باھاسىنىڭ كېمىيىپ كېتىشىگە سەۋەبچى بولىدىغان ھەر قانداق نەرسىنى كۆرسىتىدۇ.

ئۇقبە ئىبنى ئامىر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: مۇسۇلمان مۇسۇلماننىڭ قېرىندىشىدۇر، شۇڭا بىر مۇسۇلماننىڭ يەنە بىر مۇسۇلمان قېرىندىشىغا ئەيىبى بار مالنى سېتىشى توغرا ئەمەس، پەقەت خېرىدارغا ئۇنىڭ ئەيىبىنى ئوچۇق ئېيتىپ ساتسا بولىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (ئىبنى ماجە 2246)

1. ئەگەر بىر ئادەم كىيىم كېچەك ياكى ئاياغ ياكى باشقا كىيىدىغان تۇماق ۋە تەلپەككە ئوخشاش بىر نەرسە سېتىپ ئالغان، ئاندىن ئۇ نەرسە ئۇ ئادەمگە كىچىك كېلىپ قالغان بولسا، ئۇ

ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىش هەققى بار. چۈنكى، سېتىپ ئالغان نەرسىنىڭ كىچىك بولۇشى بىلەن ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئېلىشتىكى مەقسەت ۋۇجۇدقا چىقمايدۇ.

2. ئەيىپنىڭ سېتىلغان نەرسىنىڭ ئۆزىدە بولۇشى شەرت. شۇڭا بىر نەرسە سېتىپ ئالغان ئادەمگە ئۇ نەرسىنىڭ پۇلى مۇنچە پۇل ئىدى، دەپ بۇلدۇرۇلگەن ۋە سۈرۈشتە قىلىسا ئۇ نەرسىنىڭ پۇلىنىڭ ئۇ پۇلدىن كۆپ ئىكەنلىكى ئاشكارا بولغان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىش هەققى يوق. چۈنكى، بىر نەرسىنىڭ پۇلىنىڭ خەۋەر قىلىنغاندىن كۆپ چىقىپ قېلىشى ئۇ نەرسىدە كۆرۈلگەن ئەيىپ ئەمەس.

3. ئەيىپنى يەنە قىينالماي يوق قىلىش مۇمكىن بولماسلىقى شەرت. ئەيىپنىڭ سېتىلغان نەرسىدە ئۇنى ساتقان كىشىنىڭ قېشىدا بولغان بولۇشى ۋە نەرسىدە ئەيىپنىڭ بارلىقىنى ئۇنى سېتىپ ئالغۇچىنىڭ ئۇنى سېتىپ ئالغان ۋاقىتتا بىلمىگەن بولۇشى شەرت.

4. نەرسىنى ساتقان كىشىنىڭ سودا قىلغان ۋاقىتتا ئۇ نەرسىدە كۆرۈلىدىغان هەر قانداق ئەيىپكە ئۆزىنىڭ ئىگە ئەمەسلىكىنى شەرت قىلمىغان بولۇشى لازىم. سېتىپ ئالغان نەرسىدە ئەيىپ كۆرۈلگەندە ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىش هەدىس ۋە ئەقىل ئارقىلىق يولغا قويۇلغان.

ئائىشە رەزىيەللاهۇ ئەنها مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم بىر قۇلنى سېتىۋېلىپ، مەلۇم مەزگىل ئىشلەتكەندىن كېيىن ئۇنىڭ ئەيىبى بارلىقىنى بايقاپ، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمنىڭ ئالدىغا دەۋالىشىپ كەلدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ئۇنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بەردى، لېكىن قۇلنىڭ ئىگىسى: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى ! ئۇ ئادەم قۇلۇمنى بىر مەزگىل ئىشلىتىۋالدى، دېگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم: دەۋاگەر ئۇنى ئىشلىتىۋالغان مۇددەتنىڭ هەققىنى تۆلەپ بېرىدۇ، دېدى. (ئەبۇ داۋۇد: 3510)

ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدا بۇ هەقتە بۇ هەدىسكە ئەمەل قىلىنىدۇ بۇ هەدىس فىقهىنىڭ ئومۇمىي قائىدىلىرىنىڭ بىرىدۇر.

5. بىر نەرسىنى سېتىپ ئالغان ئادەم ئۇ نەرسىدە ئەيىپ بارلىقىنى كۆرگەن ۋە ئۇ نەرسىنى ساتقان كىشى سودا قىلغان ۋاقىتتا ئۇ نەرسىدە كۆرۈلىدىغان هەر قانداق ئەيىپكە ئۆزىنىڭ ئىگە ئەمەسلىكىنى شەرت قىلمىغان بولسا، ئۇ ئادەم خالىسا ئۇ نەرسىنى ئۇنى ئېلىشقا كېلىشكەن پۇلنىڭ هەممىسىگە سېتىپ ئالىدۇ. خالىسا ئۇ نەرسىنى ئۇ كىشىگە قايتۇرۇپ بېرىدۇ. بۇ، ئەگەر ئۇ نەرسىدىن ئۇ ئەيىپنى قىينالمايلا يوق قىلىش مۇمكىن بولمىسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ.

6. ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بەرمەستىن ئىشلىتىپ تۇرۇپ ئۇنىڭ ئەيىپلىك چىقىپ قالغانلىقى ئۈچۈن پۇل ئېلىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى، سېتىپ ئالغان نەرسىنىڭ بۇ سۈپەتلىرىگە پۇل بېرىلمەيدۇ. ئەگەر ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىشكە توسالغۇ بولىدىغان بىر سەۋەب كۆرۈلسە، ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بەرمەي سېتىپ ئېلىش لازىم بولىدۇ.

7. بىر ئادەم بىر نەرسىنى سېتىپ ئالغان ۋە ئۇنىڭ ئەيىپلىك ئىكەنلىكىنى كۆرگەن ۋە ئۇنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىپ بولغىچە ئۇ نەرسە سېتىپ ئالغۇچىنىڭ قېشىدا تۇرۇش جەريانىدا ئۇنىڭغا يەنە بىر ئەيىپ پەيدا بولۇپ قالغان، ئەمما بۇ ئەيىپ ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسىنىڭ سەۋەبى بىلەن بولمىغان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى ئۇنىڭدا كۆرۈلگەن بۇرۇنقى ئەيىپ سەۋەبى بىلەن ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرەلمەيدۇ.

8. ئەگەر ئۇ نەرسىدە پەيدا بولغان ئىككىنچى ئەيىپ ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسىنىڭ سەۋەبى

بىلەن ئەمەس ئۈچۈنچى بىر كىشىنىڭ سەۋەبى بىلەن پەيدا بولغان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ ئۇ نەرسىنى ئەيىپلىك قىلغانلىقى ئۈچۈن پۇل تۆلىتىدۇ.

9. ئەيىپلىك نەرسىنى سېتىپ ئېلىپ قالغان ئادەم ئۇ نەرسىنى ئۇنىڭ ئىگىسىنىڭ رازىلىقى بىلەن قايتۇرۇپ بېرەلەيدۇ. ئەمما ئۇ نەرسىدە ئۇنى قايتۇرۇپ بېرىشكە توسالغۇ بولىدىغان بىرەر ئەيىپ كۆرۈلسە، بۇ هالدا ئۇ نەرسىنى ئۇنىڭ ئىگىسى رازى بولغان تەقدىردىمۇ قايتۇرۇپ بېرەلمەيدۇ.

10. سېتىلغان نەرسىنىڭ ئىگىسى رازى بولسىمۇ ئەگەر ئۇنىڭغا بىر نەرسە قوشۇلسا، سېتىلغان ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىشكە بولمايدۇ. سېتىلغان نەرسىگە قوشۇلغان نەرسە ياكى سېتىلغان نەرسىنى قولغا تاپشۇرۇپ ئېلىشتىن بۇرۇن بولىدۇ، ياكى كېيىن بولىدۇ. قوشۇلغان نەرسە مۇنداق ئىككى خىل بولىدۇ. ●سېتىلغان نەرسىدىن ئاجرىماي تۇرىدىغان نەرسە. ●سېتىلغان نەرسىدىن ئاجراپ تۇرىدىغان نەرسە.

11. ئەيىپلىكى بىلىنگەن نەرسىنى ئىگىسى قايتۇرۇپ ئېلىشقا ئۇنىمىسا، ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ ئەيىپلىك چىقىپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئىگىسىدىن پۇل ئالىدۇ. ئەگەر ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسى ئۇنى قايتۇرۇپ ئېلىشقا ئۇنىسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ ئەيىپلىك چىقىپ قالغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئىگىسىدىن پۇل ئالماي ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىدۇ.

12. بىر ئادەم بىر نەرسىنى سېتىپ ئالغان، بىر كىشى ئۇ نەرسىدە كۆرۈلىدىغان ئەيىپكە كېپىل بولغان، ئاندىن سېتىپ ئالغۇچى ئۇ نەرسىدە ئەيىپنىڭ بارلىقىنى بىلگەن ۋە ئۇ نەرسىنى ساتقۇچىغا قايتۇرۇپ بەرگەن بولسا، كېپىل بولغۇچى ئۇ كىشى سېتىپ ئالغۇچىغا ئۇ نەرسىدە ئەيىپ كۆرۈلگەنلىكى ئۈچۈن پۇل تۆلەپ بەرمەيدۇ. چۈنكى بۇ، ئەيىپلارغا كېپىل بولۇش هېسابلىنىدۇ.

## 1430ـ سۇئال: سودىنى زاكالەت بىلەن قىلىشنىڭ هۆكمى

پەيغەمبەر ئەلەيهىسسالام سودىنى زاكالەت يولى بىلەن قىلىشتىن توسقان. سودىنى زاكالەت يولى بىلەن قىلىشنىڭ توغرا بولماسلىقىنىڭ سەۋەبى ئۇنىڭ توغرا بولمىغان مۇنداق ئىككى شەرتنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقى ئۈچۈندۇر.

1. نەرسىنى سېتىپ ئالماقچى بولغان ئادەم، ئەگەر ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالمىسا نەرسىنىڭ ئىگىسىگە بەرگەن پۇل بەدەلسىز بىرىۋېتىلگەن بولىدۇ.

2. نەرسىنى سېتىپ ئالماقچى بولغان ئادەم ئەگەر ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسى ئۇنى سېتىشقا رازى بولمىسا، ئۇ نەرسىنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىشنى شەرت قىلىدۇ. بۇ شەرت توغرا ئەمەستۇر.

## 1431ـ سۇئال: ئالدىنىپ كەتكەن ئادەمگە بېرىلگەن هەقنىڭ بايانى

خېرىدار سودىدا نەرسە ساتىدىغان كىشىنى ئالدىغان ياكى نەرسە ساتىدىغان كىشى خېرىدارنى ئالدىغان، ياكى ئۇلارنىڭ بىرىنى بىدىك ئالدىغان ۋە ئالداش نەرسىلەرنى باهالاپ ئۇلارنىڭ نەرقىنى توختىتىدىغانلارنىڭ ئۇ نەرسىگە قويغان باهاسىدىن ئېشىپ كېتىدىغان ياكى ئۇ نەرسىنىڭ باهاسىغا يەتمەيدىغان دەرىجىدە ئېغىر بولغان بولسا، ئالدىنىپ كەتكەن تەرەپنىڭ سودىنى بۇزۇش هەققى بار. ئەگەر ئالدىنىپ كەتكەن تەرەپ ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان ئادەم بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ سودىدا ئۆزىنىڭ ئالدىنىپ كەتكەنلىكىنى بىلىشتىن بۇرۇن ئۇ نەرسىنىڭ بىر قىسمىنى ئىشلەتكەنلىكى ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىشكە توسالغۇ بولالمايدۇ. ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇپ بېرىدىغان

چاغدا ئۇ نەرسىدىن ئىشلىتىپ بولغان قىسمى ئۇچۇن ئۇنىڭ ئوخشىشىنى قايتۇرۇپ بېرىدۇ ۋە پۇلنىڭ ھەممىسىنى قايتۇرۇپ ئالىدۇ. سودىدا ئالدىنىپ كەتكەن ئادەمگە بېرىلگەن ھەقنىڭ ھۆكمى بىر نەرسىنى ھېلە ئىشلىتىپ نەرسىنى پايدا ئېلىپ سېتىپ بېرىش سودىسىدا ئۇ نەرسىنى سېتىپ ئالغان ئادەمگە بېرىلگەن ھەقنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوخشاش. شۇڭا ئالدىنىپ كەتكەن ئادەمگە بېرىلگەن ھەقنىڭ بايانى بىر نەرسىنى، نەرسىنى پايدا ئېلىپ سېتىپ بېرىش سودىسىنىڭ ئارقىسىدىنلا بايان قىلىندى.

بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، مەيلى خېرىدار بولسۇن، مەيلى نەرسىنىڭ ئىگىسى بولسۇن، سودا ـ سېتىق قىلىشقان ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنى بىدىك ئەمەس باشقا بىر ئادەم سودىدا ئالداپ كەتكەن بولسا، ئالدىنىپ كەتكەن تەرەپنىڭ سودىنى بۇزۇپ سودىنى قايتۇرۇۋېتىش ھەققى يوق.

**1432ـ سۇئال: ئالدانغۇچىنىڭ زىيىنىنى ئەسلىگە كەلتۈرۈشنىڭ ھۆكمى**

ئالدىنىپ كېتىش پەقەت تۆۋەندىكى مەسىلىلەردىلا تارتقان زىيانىنى ئالدىغان تەرەپتىن ئېلىشنى لازىم قىلىدۇ.

1. ئالداش يۈز بېرىلگەن مەسىلە بىر نەرسىنى يەنە بىر نەرسە بىلەن ئالماشتۇرۇش مۇئامىلىسىدە بولۇش لازىم.

2. ئالداشنىڭ پايدىسى ئۇ نەرسىنى بەرگەن ئادەمگە بولۇشى لازىم.

3. ئالدىغۇچى ئالدانغۇچىغا نەرسىنىڭ ساغلام ئىكەنلىكىگە كېپىل بولغان بولسا، مەسىلەن: بىر ئادەم بىر كىشىگە «سەن بۇ يول بىلەن ماڭغىن، ئۇ يول خاتىرجەم يولدۇر، ئەگەر سەن بۇ يول بىلەن ماڭساڭ ۋە مال مۈلكىڭنى بىرى تارتىۋالسا، مەن ساڭا مال مۈلكىڭنى تۆلەپ بېرىمەن» دېگەن ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۇ كىشى ئۇ يول بىلەن ماڭغان ۋە مال مۈلكى تارتىۋېلىنغان بولسا، يول كۆرسەتكەن ئۇ ئادەم ئۇ كىشىنىڭ مال مۈلكىنى تۆلەپ بېرىدۇ.

4. بىر ئادەم بىر پارچە يەرنى بىر كىشىگە نەرسە سېلىش ياكى كۆچەت تىكىپ ئۇنى يۇغۇنتىۋېلىش ئۈچۈن مەلۇم بىر مۇددەتكىچە ئۆتنىگە بېرىپ تۇرغان، ئاندىن ئۇ كىشى ئۇ يەرگە سالماقچى بولغان نەرسىسىنى سالغان ياكى تىكمەكچى بولغان نەرسىنى تىككەن، ئاندىن ئۇ ئادەم مۇددەت تۈگەشتىن بۇرۇن يەرنى ئۇ كىشىدىن قايتۇرۇپ ئېلىۋالماقچى بولغان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ كىشىدىن يەرگە سالغان نەرسىنى يىقىتىۋېتىشنى ياكى تىككەن نەرسىنى يۇلۇۋېلىشنى تەلەپ قىلىدۇ. ئاندىن ئۇ ئادەم ئۇ كىشىگە بۇنىڭدىن كۆرۈلگەن زىيانىنى تۆلەپ بېرىدۇ.

5. ئەگەر بىر ئادەم بىر كىشىنى ئۆزى ئولتۇرۇۋاتقان، ئەمما باشقا بىرىگە تەۋە ئۆينىڭ تېمىنىڭ تۈۋىنى كولاشقا بۇيرۇغان، شۇنىڭ بىلەن ئۇ كىشى ئۇ تامنىڭ تۈۋىنى كولىغان ۋە ئۆينىڭ ئىگىسى ئۇ كىشىدىن بۇنىڭ ئۈچۈن پۇل تۆلەتتۈرگەن بولسا، ئۇ كىشى ئەگەر ئۇ ئۆينىڭ باشقا بىرىگە تەۋە ئىكەنلىكىنى بىلمىسە، ئۆينىڭ ئىگىسىگە تۆلەپ بەرگەن پۇلنى ئۇ ئادەمدىن ئالىدۇ.

6. بىر نەرسىگە باھا قويۇشقا ياكى بىر نەرسىنىڭ تەقسىم قىلىنىشىغا قېتىلغۇچىلار يېتىملارنىڭ ماللىرىغا ۋە ۋەقپە قىلىنغان ماللارغا باھا قويغان ۋە بىلىپ تۇرۇپ ئېغىر دەرىجىدە ئالدىغان ياكى ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى ئالماشتۇرۇشتا ئالدىغان، ياكى ئەمەلىيەتتە ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى ئالماشتۇرۇشقا بىرەر سەۋەب بولمىسىمۇ سەۋەبنىڭ بارلىقىنى دېگەن بولسا، كىشىلەر ئۇلارنىڭ قىلغان بۇ قىلمىشلىرىدىن كېلىپ چىققان زىيانىنى ئۇلارغا تۆلىتىدۇ.

## 1433ـ سۇئال: قەرزنىڭ ئۇقۇمى

قەرز دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن ئورنىنى قايتۇرۇپ ئېلىش شەرتى بىلەن بېرىپ تۇرغان نەرسىنى كۆرسىتىدۇ. قەرزگە بېرىپ تۇرۇلغان نەرسە تەلەپ قىلىش ئارقىلىق قايتۇرۇپ ئېلىنىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: اللە تائالا بىر نەرسە ساتقان، سېتىۋالغان ۋە (تۆلەشكە تېگىشلىك) قەرزىنى ئادا قىلغاندا كەڭ قورساق بولغان ئادەمگە رەھمەت قىلسۇن! (بۇخارى: 2076)

مەزكۇر ھەدىسلەر كىشىلەر بىلەن مۇئامىلە قىلغاندا كەڭ قورساق بولۇشقا، كەچۈرۈمچان بولۇشقا، ئېسىل ئەخلاقلىق بولۇشقا، تالاش تارتىش قىلماسلىققا، كىشىلەردىن قەرز تەلەپ قىلغاندا ئۇلارنى ئېغىر ھالەتكە چۈشۈرۈپ قويماسلىققا ۋە بەرگەن قەرزى ئۈچۈن قەرزدارنىڭ قولىدا بار بولغان پۇلنى ئېلىشقا رىغبەتلەندۈرىدۇ.

قەرز دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن ئوخشىشىنى قايتۇرۇپ ئېلىش ئۈچۈن ئوخشىشى بار نەرسىنى قەرز سۈپىتىدە بىرىگە بېرىپ تۇرۇش، دېگەن مەنىنى كۆرسىتىدۇ. قەرز بېرىش، ئىشنىڭ بېشىدا ياخشىلىق قىلىش ۋە بىر نەرسە ئۆتنە بېرىپ تۇرۇش بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. بۇ مەنا بىلەن قەرز بېرىپ تۇرۇش كىشىلەرگە قىلىنغان ياخشى ئىشلارنىڭ قاتارىدىن سانىلىدۇ. قەرز بېرىپ تۇرۇش بىر نەرسە ئۆتنە بېرىپ تۇرۇش بولۇپ ھېسابلانغانلىقى ئۈچۈن قەرزنى «پۇل ئۆتنە بېرىپ تۇرسلا»، دېگەن سۆزنى ئىشلىتىپ تۇرۇپمۇ ئېلىش توغرىدۇر. قەرز بېرىش، ئىشنىڭ ئاخىرىدا نەرسە ئالماشتۇرۇش ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، قەرزنى قايتۇرۇش ئۈچۈن قەرزگە ئالغان نەرسىنىڭ ئۆزىنى ئەمەس ئۇنىڭ ئوخشىشىنى قايتۇرۇش لازىم بولىدۇ. چۈنكى، قەرزگە ئالغان نەرسىدىن پايدىلىنىش ئۇ نەرسىنىڭ ئۆزىنى ئىشلىتىش ئارقىلىق بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن قەرزگە ئالغان نەرسىنى ئىشلەتكەن ئادەمنىڭ بوينىغا ئۇ نەرسىنىڭ ئوخشىشى ئارتىلىدۇ. بۇنداق بولۇش ئوخشىشى بولمىغان نەرسىلەردە ۋۇجۇتقا چىقمايدۇ.

بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، قەرز بېرىپ تۇرۇش تەرغىب قىلىنغان ياخشى ئىشتۇر. چۈنكى، ئاللاھ تائالاياخشى ئىش قىلىشقا تەرغىب قىلىپ مۇنداق دېدى: ئى مۆئمىنلەر! بەختكە ئېرىششىڭلار ئۈچۈن رۇكۇ قىلىڭلار، سەجدە قىلىڭلار (يەنى تەزەررۇ بىلەن ناماز ئوقۇڭلار)، (يالغۇز) پەرۋەردىگارىڭلارغا ئىبادەت قىلىڭلار، ياخشى ئىشلارنى (يەنى خىش ـ ئەقرىبالارغا سىلەر ـ رەھىم قىلىش، يېتىم ـ يېسىرلەرنىڭ بېشىنى سىلاش، كېچىسى تەھەججۇد نامىزى ئۆتەش قاتارلىق ئىشلارنى) قىلىڭلار [سۇرە ھەج ـ77]

ئەگەر پۇل قەرز ئالىدىغان ئادەم قەرز ئالىدىغان پۇلنى يامان ئىشلارغا ئىشلىتىدىغان بولسا، ئۇنداق ئادەمگە قەرز بېرىش ياخشى ئەمەس. ھەتتا قەرز بەرمەكچى بولغان كىشى قەرز سورىغان ئادەمنىڭ پۇلنى يامان ئىشلارغا ئىشلىتىدىغانلىقىنى كۈچلۈك گۇمان قىلسا، ئۇ كىشىنىڭ ئۇ ئادەمگە قەرزگە پۇل بېرىپ تۇرۇشى ھارامدۇر.

## 1434ـ سۇئال: قەرزگە مۇددەت توختىتىپ بېرىشنىڭ بايانى

نەق تاپشۇرۇش لازىم بولغان ھەر قانداق پۇلنى پۇل قولىغا ئۆتىدىغان ئادەم ئۇنى كېچىكتۈرۈپ تاپشۇرۇشقا مۇددەت توختىتىپ بەرسە، پۇل قولىغا ئۆتىدىغان ئادەم ئۇنى تاپشۇرۇشقا مۇددەت توختىتىپ بەرگەنلىكى ئۈچۈن ئۇ پۇل تۆلەش ئۈچۈن مۇددەت توختىتىپ بېرىلگەن پۇلغا ئايلىنىدۇ. قەرزنى قايتۇرۇش ئۈچۈن مۇددەت توختىتىش توغرا ئەمەس. چۈنكى قەرز بېرىش،

ئىشنىڭ بېشىدا ياخشىلىق قىلىش ۋە بىر نەرسە ئۆتنە بېرىپ تۇرۇش ھېسابلىنىدۇ. قەرز بېرىش ئىشنىڭ ئاخىرىدا نەرسە ئالماشتۇرۇش ھېسابلىنىدۇ. بۇنى ئېتىبارغا ئېلىپ تۇرۇپمۇ قەرزگە مۇددەت توختىتىلمايدۇ. چۈنكى، پۇل قەرز بېرىپ تۇرۇش پۇلنى پۇلغا نېسىغا سېتىش ھېسابلىنىدۇ. پۇلنى پۇلغا نېسىغا سېتىش جازانە ھېسابلىنىدۇ. بۇ، پۇل قەرز بېرىپ تۇرۇشنىڭ توغرا بولمايدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. لېكىن شەرىئەت قەرز بېرىشكە رىغبەتلەندۈردى ۋە بارلىق ئالىملار بىردەك ئۇنىڭ توغرا ئىكەنلىكىگە بىرلىككە كەلدى. شۇڭا بىزمۇ يەنى ھەنەفىي مەزھەپىدىكىلەرمۇ قەرز بېرىش توغرىدۇر ئەمما لازىم ئەمەستۇر، دەپ قارايمىز.

سۇلايمان ئىبنى بۇرەيدە ئاتىسى بۇرەيدە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ بىر قېتىم: كىمكى قولى قىسقا قەرزدارغا مۆھلەت بەرسە، ھەر كۈنى ئۇچۇن شۇ پۇلنى سەدىقە قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدۇ دېگەنلىكىنى، يەنە بىر قېتىم: كىمكى قولى قىسقا قەرزدارغا مۆھلەت بەرسە، ھەر كۈنى ئۇچۇن قەرز پۇلنىڭ ئىككى ھەسسىسىنى سەدىقە قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدۇ دېگەنلىكىنى ئاڭلىدىم. شۇنىڭ بىلەن مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن سىزنىڭ بىر قېتىم: كىمكى قولى قىسقا قەرزدارغا مۆھلەت بەرسە، ھەر كۈنى ئۇچۇن شۇ پۇلنى سەدىقە قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدۇ دېگەنلىكىڭىزنى، يەنە بىر قېتىم: كىمكى قولى قىسقا قەرزدارغا مۆھلەت بەرسە، ھەر كۈنى ئۇچۇن قەرز پۇلنىڭ ئىككى ھەسسىسىنى سەدىقە قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدۇ دېگەنلىكىڭىزنى ئاڭلىدىم، دېسەم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: قەرزنى بېرىشكە بەلگىلىگەن ۋاقىت توشقىچە ئۇنىڭغا ھەر كۈنى ئۇچۇن شۇ پۇلنى سەدىقە قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدۇ. قەرزنىڭ ۋاقتى توشقاندىن كېيىن مۆھلەت بەرگەن ئادەمگە ھەر كۈنى ئۇچۇن قەرز پۇلنىڭ ئىككى ھەسسىسىنى سەدىقە قىلغانىنىڭ ساۋابى بولىدۇ، دەپ جاۋاب بەردى. (ئەھمەد: 22537)

ئىبنى ھەجەر (ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) مۇنداق دەيدۇ «ئۇ ھەدىس قەرزنى قايتۇرۇش ئۈچۈن مۇددەت توختىتىشنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى ۋە قەرزنى قايتۇرۇپ بېرىمەن، دەپ ۋەدە قىلغان ۋاقىتتا قايتۇرۇشنىڭ لازىملىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. قەرزنى قايتۇرۇپ بېرىمەن، دەپ ۋەدە قىلغان ۋاقىتتا قايتۇرۇش لازىم ئەمەس. ئەكسىچە شۇنداق قىلىش ياخشى ئىش قىلغانلىقنىڭ قاتارىدىن، دەيدىغان قاراشمۇ بار.

### 1435ـ سوئال: قەرز ئېلىشقا بىراۋنى ۋەكىل قىلىشنىڭ ھۆكمى

قەرز بېرىشكە بىراۋنى ۋەكىل قىلىش توغرىدۇر. ئەمما قەرز ئېلىشقا بىراۋنى ۋەكىل قىلىش توغرا ئەمەس. بىراۋنى ئەۋەتىپ قەرز سوراش توغرىدۇر. مەسىلەن: بىر ئادەم بىراۋنى ئەلچى قىلىپ ئەۋەتىپ بىر كىشىدىن قەرز سورىغان، ئۇ كىشى كەلگەن ئەلچىگە پۇلنى بەرگەن ۋە ئەلچى پۇلنى يۇتتۇرۇۋەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئەلچىنى ئەۋەتىپ ئۇ كىشىدىن قەرزگە پۇل سورىغان ۋاقىتتا، ئەگەر ئۇ كىشىگە «سەن بارغان ئەلچىگە قەرز پۇل بەرگىن» دېگەن بولسا، يۈتۈپ كەتكەن پۇلنى ئەلچى ئەۋەتكەن ئۇ ئادەم تۆلەيدۇ. ئەگەر ئەلچى ئەۋەتكەن ئادەم ئۇ كىشىگە «مەن ئۈچۈن ئەلچىگە قەرز پۇل بەرگىن» دېگەن بولسا، بۇ ھالدا يۈتۈپ كەتكەن پۇلنى ئەلچى تۆلەيدۇ.

قەرز ئېلىشقا ۋەكىل قىلىشنىڭ توغرا بولماسلىقىنىڭ سەۋەبى بولسا، قەرز بېرىش، ئىشنىڭ بېشىدا ياخشىلىق قىلىش ۋە بىر نەرسە ئۆتنە بېرىپ تۇرۇش ھېسابلىنىدۇ. ياخشىلىق قىلىنىش ۋە بىر نەرسە ئۆتنە بېرىپ تۇرۇلۇش پەقەت قەرز ئالىدىغان ئادەمگە تەۋە بولىدۇ. چۈنكى، قىلىنغان

ياخشىلىقنى قوبۇل قىلىش ئۈچۈن ئۇ ياخشىلىق تەۋە بولىدىغان ئادەمنىڭ ئۆزىگە ئورۇنباسار تەييارلىشى توغرا ئەمەس.

**1436 ـ سوئال: پۇلنى بۆلۈپ ـ بۆلۈپ بېرىش شەرتى بىلەن سودا قىلىشنىڭ بايانى**

پۇلنى بۆلۈپ ـ بۆلۈپ بېرىش شەرتى بىلەن بىر نەرسە سېتىپ ئېلىش كىشىلەر ئارىسىدا كەڭ تارقالغان ۋە ھەممە يەردە ئومۇملاشقان بىر سودىدۇر. كۆپىنچە كىشىلەر سودا قىلغان ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە پۇلنى بىر قېتىمدىلا بېرىپ سېتىپ ئېلىش مۇمكىن بولمايدىغان ئېھتىياجلىق نەرسىلىرىنى، ئۆي جابدۇقلىرىنى ۋە سايمانلىرىنى ئۇ سودا بىلەن سېتىپ ئالىدۇ. بۇ سودىدىن بىر نەرسىنى ئۇ نەرسىنىڭ پۇلىنى ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسى بىلەن كېلىشىپ ھەر ئايدا مۇنچە مۇنچە پۇلدىن بۆلۈپ ـ بۆلۈپ تاپشۇرۇپ بېرىش شەرتى بىلەن سېتىپ ئېلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

بۇ ھەقتە كونا ۋە يېڭى فىقھشۇناسلار ئۆزلىرىنىڭ كۆز قاراشلىرىنى بايان قىلىپ ئۆتتى. بىر قىسىم ئالىملار، بىر نەرسىنى، پۇلنى بۆلۈپ ـ بۆلۈپ بېرىش شەرتى بىلەن سېتىپ ئېلىش توغرا ئەمەس چۈنكى، ئۇ نەرسىنى نەق سېتىپ ئالغانغا قارىغاندا ئۇ نەرسىنى پۇلنى بۆلۈپ ـ بۆلۈپ بېرىش شەرتى بىلەن سېتىپ ئالغاندا ئۇ نەرسىگە قوشۇپ بېرىلىدىغان ئارتۇق پۇل، پۇلنى تۆلەش ئۈچۈن بېرىلگەن مۇددەتنىڭ بەدىلى ئۈچۈن قوشۇپ بېرىلگەن پۇلدۇر. بېرىلگەن مۇددەتنىڭ بەدىلى ئۈچۈن پۇل بېرىش جازانىدۇر ياكى جازانىنىڭ ئوخشىشىدۇر، دېگەن قاراشقا كەلدى. ئەمما تۆت مەزھەپ ئىماملىرى، كۆپ ساندىكى فىقھشۇناسلار ۋە ھەدىسشۇناسلار «بىر نەرسىنى پۇلنى بۆلۈپ ـ بۆلۈپ بېرىش شەرتى بىلەن سېتىپ ئېلىشنى ئۇ نەرسىنىڭ پۇلى ئۇ نەرسىنى نەق سېتىپ ئالغان ۋاقىتتىكىگە قارىغاندا كۆپ بولغان تەقدىردىمۇ توغرىدۇر. بىر شەرت سودا قىلىشقان ئىككى تەرەپ سودىنىڭ پۇلنى نەق بېرىدىغان ئەمەس مەلۇم مۇددەت ئىچىدە بۆلۈپ ـ بۆلۈپ بېرىدىغان سودا ئىكەنلىكىگە ۋە پۇلنىڭ مىقدارىنىڭ قانچىلىك ئىكەنلىكىگە قارار قىلىشى لازىم.» دەيدۇ.

**1437 ـ سوئال: ھەيكەل سېتىۋېلىشنىڭ ھۆكمى**

كالىغا ۋە ئاتقا ئوخشاش ھايۋاننىڭ ساپالدىن ياسالغان ھەيكىلىنى كىچىك بالىلارنىڭ ئوينىشى ئۈچۈن سېتىپ ئېلىش توغرا ئەمەس. ئۇ ھەيكەلنىڭ شەرىئەتنىڭ كۆز قارىشىدا ھېچقانداق قىممىتى يوق. شۇڭا ئۇ ھەيكەلنى بۇزىۋاتقان ئادەم ئۇنىڭ پۇلىنى تۆلەپ بەرمەيدۇ. ھايۋاننىڭ ھەيكىلىنى سېتىپ ئېلىش توغرىدۇر ۋە ئۇنى بۇزىۋاتقان ئادەم ئۇنىڭ پۇلىنى تۆلەپ بېرىدۇ، دېگەن قاراشمۇ بار. كىچىك بالىلارنىڭ ئوينىشى ئۈچۈن ئويۇنچۇقلارنى سېتىپ ئېلىش توغرىدۇر.

**1438 ـ سوئال: ئىتنى سېتىۋېلىشنىڭ ھۆكمى**

ئىت غالجىر بولسىمۇ ئەگەر ئۇنىڭغا ئوۋ ئوۋلاشنى ئۆگىتىش مۇمكىن بولىدىغان بولسا، ئىت سېتىپ ئېلىش توغرىدۇر.

**1439 ـ سوئال: ھەر خىل ھايۋانلارنى سېتىشنىڭ ھۆكمى**

تېزەكچى قوڭغۇزغا، كىرپىگە، چايانغا، پاتمىچۇقا ۋە كېلەگە ئوخشاش قۇرۇقلۇق ھايۋانلىرىنى، دېڭىز ھايۋانلىرىنىڭ ئىچىدىن بېلىقتىن، تېرىلىرى ۋە سۆڭەكلىرىدىن پايدىلانغىلى بولىدىغان ھايۋانلاردىن باشقا ھايۋانلارنى سېتىش توغرا ئەمەس. زۇلۇكنى سېتىش توغرىدۇر.

چۈنكى، كىشىلەر بەدەنلىرىدىن قانىنى شۇراپ ئېلىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا مۇھتاجدۇر. شۇنىڭدەك يەنە پىلە قۇرتىنى سېتىشمۇ توغرىدۇر. چۈنكى، پىلە قۇرتى كۆنمىزدە ئەڭ قىممەتلىك ۋە ئېسىل ماللارنىڭ قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ.

### 1440ـ سۇئال: نىجىس ياغنى سېتىشنىڭ ھۆكمى

نىجىس ياغنى سېتىش توغرىدۇر. چۈنكى، نىجىس ياغنى چىراغ يېقىش ئۈچۈن پايدىلىنىش ئارقىلىق پايدىلانغىلى بولىدۇ. لېكىن، نىجىس ياغنى مەسچىتلەرنىڭ چىراغلىرىغا ئىشلىتىشكە بولمايدۇ. ئۆزىچە ئۆلۈپ قالغان ھايۋانلارنىڭ ۋە توڭگۇزلارنىڭ ياغلىرىنى ئىشلىتىپ قېلىشتىن ساقلىنىش لازىم.

### 1441ـ سۇئال: يىلاندىن پايدىلىنىشنىڭ ھۆكمى

ئەگەر كېسەل داۋالاش ئۈچۈن يىلانلاردىن پايدىلىنىشقا توغرا كەلسە، يىلانلارنى سېتىشمۇ توغرىدۇر. چۈنكى، ھارام نەرسىنىڭ بىرەر كېسەلگە پايدىلىق ئىكەنلىكى بىلىنسە ۋە ئۇ ھارام نەرسىنىڭ ئورنىدا دورا ئۈچۈن ئىشلىتىشكە ھالال نەرسە تېپىلمىسا، ئۇ ھارام نەرسىنى دورا ئۈچۈن ئىشلىتىش توغرىدۇر.

### 1442ـ سۇئال: يوق بولۇپ كەتكەن ئادەمنىڭ مال مۈلكىنىڭ ھۆكمى

1) يوق بولۇپ كەتكەن ئادەمنىڭ مال مۈلكىنىڭ ۋەيران بولۇپ كېتىشىدىن ئەندىشە قىلىنسا، قازىنىڭ ئۇ ئادەمنىڭ مال مۈلكىنى ئامانەتكە قويۇپ قويۇش ياكى قەرزگە بېرىش، ياكى سېتىش ھەققى بار. چۈنكى، مال ـ مۈلۈكنىڭ ۋەيران بولۇپ كېتىشىدىن ئەندىشىلىنىش ئۇنى سېتىشنى توغرا قىلىدۇ.

2) ئىككى ئادەم بىرلىشىپ بىر نەرسە سېتىپ ئالغان، ئاندىن ئۇلارنىڭ بىرى يوق بولۇپ كەتكەن ۋە ئۇنىڭ نەگە كەتكەنلىكى بىلىنمىگەن بولسا، يوق بولۇپ كەتمىگەن ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ ھەممە پۇلىنى بېرىپ ئۇ نەرسىنى قولىغا تاپشۇرۇپ ئالىدۇ ۋە يوق بولۇپ كەتكەن ئادەم پەيدا بولۇپ كەلسە، بۇ ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ ئۆزىگە تېگىشلىك بولغان پۇلىنى بەرگەنگە قەدەر يوق بولۇپ كەتمىگەن ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ ئۇنىڭغا تېگىشلىك بولغان قىسمىنى بەرمەيدۇ. بۇ، ئەگەر ئۇ نەرسە پۇلى نەق بېرىلىدىغان نەرسە بولسا، ئىش شۇنداق بولىدۇ.

### 1443ـ سۇئال: ياۋايى ھايۋاننىڭ چۆجىسى ۋە تورغا چۈشكەن ھايۋاننىڭ ھۆكمى

1) ياۋايى ئۆدەككە ئوخشاش ياۋايى بىر قوش بىر ئادەمگە تەۋە يەرگە كېلىپ چۆجە چىقارغان بولسا، ئۇنىڭ چىقارغان چۆجىسىنى كىم ئېلىۋالسا ئۇ شۇنىڭ بولۇپ كېتىدۇ.

2) قۇرۇتۇش ئۈچۈن ئېسىپ قويۇلغان تورغا ئوۋ ھايۋىنى كېلىپ چۈشكەن بولسا، گەرچە تورنىڭ ئىگىسى تورنى ئوۋ ئوۋلاش ئۈچۈن ئاسمىغان بولسىمۇ ئۇ ھايۋان تورنىڭ ئىگىسىنىڭ ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئوۋ ھايۋىنى بىر ئادەمنىڭ قورۇسىنىڭ ئىچىگە كىرگەن ۋە قورۇنىڭ ئىگىسى ئۇ ھايۋاننىڭ قورۇسىنىڭ ئىچىگە كىرگەنلىكىنى بىلگەن بولسا، ئۇ ھايۋان ئۇ ئادەمگە تەۋە بولۇپ كېتىدۇ.

### 1444ـ سۇئال: ھەسەل ھەرىسىنىڭ ھۆكمى

1) ھەسەل ھەرىسى بىر ئادەمنىڭ يېرىگە كېلىپ كۆنەك تۈتۈپ ھەسەل چىچقان بولسا، ھەسەللەر ئۇ ئادەمگە تەۋە بولىدۇ. چۈنكى، ئۇ ھەسەللەر ئۇ ئادەمنىڭ يېرىنىڭ مەھسۇلاتلىرى ھېسابلىنىدۇ.

2) ھەسەل ھەرىسىنى سېتىش توغرا ئەمەس. بۇ ئىمام ئەبۇھەنىفە ۋە ئىمام ئەبۇيۇسۇف ( ئاللاھ تائالائۇلارغا رەھمەت قىلسۇن!) نىڭ كۆز قارىشىدۇر. ئىمام مۇھەممەد (ئاللاھ تائالائۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) «ئەگەر ھەسەل ھەرىلىرى بىر ئادەمنىڭ ئىگىدارچىلىقىدا بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ ھەرىلەرنى سېتىشى توغرىدۇر» دەيدۇ.

## 1445ـ سوئال: ئىلىم ستىمدىكى ھۆججەت مەسىلىسى

بىر ئادەم بىر كىشىدىن قورۇ سېتىپ ئالغان، ئاندىن ئۇ ئادەم ئۇ كىشىدىن ھۆججەت يېزىپ بېرىشنى تەلەپ قىلغان بولسا، ئۇ كىشى ئۇ ئادەمگە ھۆججەت يېزىپ بېرىشكە مەجبۇرلانمايدۇ. كىشىلەرنى بۇ سودىغا گۇۋاھچى بولۇشقا ۋە گۇۋاھچى بولغانلارنى بېرىپ گۇۋاھلىقتىن ئۆتۈپ بېرىشكە مەجبۇرلاشقىمۇ بولمايدۇ. چۈنكى، گۇۋاھچىلارنىڭ گۇۋاھلىق بېرىشتىن باش تارتىشى ياخشى ئەمەس.

## 1446ـ سوئال: كېپەنلىك ستىۋېلىشنىڭ ھۆكۈمى

ئەگەر بىر ئايال ئۆلۈپ قالغان ئېرى ئۈچۈن ئېرىنىڭ مىراسخورلىرىنىڭ رۇخسىتىسىز ئۇنىڭ تەگتىشلىرىگە ئېلىنىدىغان دەرىجىدىكى كېپەنلىكنى ئۆزىنىڭ پۇلىغا سېتىپ ئالغان بولسا، ئۇ ئايال بۇ پۇلنى ئېرىنىڭ قالدۇرۇپ كەتكەن مال دۇنياسىدىن ئالىدۇ. ئەگەر ئۇ ئايال ئېرىگە كېپەنلىكنى ئېرىنىڭ تەگتۇشلىرىگە ئېلىنىدىغان مىقداردىن ئارتۇق ئالغان بولسا، ئۇ ئايال كېپەنلىككە كەتكەن پۇلنى ئېرىنىڭ مال دۇنياسىدىن ئالمايدۇ.

## 1447ـ سوئال: ھارام پۇلنىڭ پايدىسىنىڭ ھۆكۈمى

1) بىر ئادەم ھارام يول بىلەن پۇل تاپقان ۋە ئۇنىڭغا بىر نەرسە سېتىپ ئالغان بولسا ئۇ نەرسىدىن ئالغان پايدا ئۇ ئادەمگە ھالال ئەمەستۇر.

2) بىر ئادەم بىر كىشى بىلەن ئالغان پايدىنى مەلۇم ھەسسىدىن بۆلىشىشكە كېلىشىپ ئۇ كىشىنىڭ تىجارىتىگە پۇل قاتقان ۋە ئۇ كىشى ھارام يوللار بىلەن پۇل تاپقان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ كىشىنىڭ ھارام يوللار بىلەن پۇل تاپىدىغان كىشى ئىكەنلىكىنى بىلمىسە ئۇ ئادەمگە ئۇ كىشىنىڭ تاپقان ھارام پايدىلىرىدىن ئۆزىگە تېگىشلىك بولغان قىسمىنى ئېلىش توغرىدۇر.

## 1448ـ سوئال: تاشلىۋەتكەن كىيىم كېچەكنىڭ ھۆكۈمى

بىر ئادەم كىيىم كېچەكلىرىنى تاشلىۋاتقان ۋە كىيىم كېچەكلىرىنى تاشلىۋاتقان ۋاقتىدا بۇلارنى خالىغان كىشى ئېلىۋالسۇن، دېمىگەن بولسا، ھېچكىمنىڭ ئۇ كىيىم كېچەكنى ئېلىشى توغرا ئەمەس.

## 1449ـ سوئال: دادىنىڭ بالىغا تەۋە مۈلۈكنى ستىشىنىڭ ھۆكۈمى

ئەگەر بىر دادا ھارامدىن بەك قورقۇپ قالمايدىغان ئادەم بولسا، ئۇ دادىنىڭ كىچىك بالىسىغا تەۋە يەرلەرنى سېتىشى ئىستىھسان قائىدىسىگە ئاساسەن توغرا ئەمەس. ئەگەر دادا ھارامدىن ئېھتىيات قىلىدىغان ياخشى ئادەم بولغان، ياكى ياخشىلىقى ياكى يامانلىقى نامەلۇم ئادەم بولغان بولسا، ئۇ دادىنىڭ ئۆزىنىڭ كىچىك بالىسىغا تەۋە يەرنى سېتىشى توغرىدۇر.

## 1450ـ سوئال: ئانىنىڭ بالىسى ئۈچۈن بىر نەرسە ستىۋېلىشىنىڭ ھۆكۈمى

بىر ئانا كىچىك بالىسى ئۈچۈن بالىسىدىن پۇلنى ئالماسلىق نىيىتى بىلەن بىر نەرسە سېتىپ ئالغان بولسا، ئۇ ئانىنىڭ شۇنداق قىلىشى ئىستىھسان قائىدىسىگە ئاساسەن توغرىدۇر.

**1451- سۇئال: ئەسرنى قۇتۇلدۇرۇشقا ئىشلەتكەن پۇلنىڭ ھۆكۈمى**

ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان بىر ئادەم بىر كىشىگە «مېنى سېتىپ ئالغىن ياكى مېنى قۇتۇلدۇرغىن» دېگەن، ئاندىن ئۇ كىشى ئۇ ئادەمنى سېتىپ ئالغان بولسا، سېتىپ ئالغۇچى ئۇ كىشى ئۇ ئادەمنى سېتىپ ئالغان پۇلنى سېتىپ ئېلىنغان ئۇ ئادەمدىن ئالىدۇ.

**1452- سۇئال: قوشنىلارغا ئەزىيەت بېرىدىغان كەسىپ بىلەن شۇغۇللىنىشنىڭ ھۆكۈمى**

بىر ئادەم بىر قورۇ سېتىپ ئالغان، ئاندىن ئۇ قورۇدا تېرە ئاشلىغان ۋە بۇنىڭدىن قولۇم قوشنىلار ئەزىيەت كۆرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەم ئەگەر داۋاملىق تېرە ئاشلايدىغان ئادەم بولسا، قورۇدا تېرە ئاشلاشتىن چەكلىنىدۇ ئۇ ئادەم ئەگەر تېرىنى داۋاملىق ئەمەس ئاندا ساندا ئاشلايدىغان ئادەم بولسا، قولۇم قوشنىلار ئۇ ئادەمدىن كەلگەن ئەزىيەتنى كۆتۈرىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر بىر ئادەم قورۇسىغا داۋاملىق نان يېقىش ئۈچۈن تونۇر سالماقچى ياكى تۈگمەن چۆرىمەكچى، ياكى بوزچىلارنىڭ بوز توقۇيدىغان دۇكان قورماقچى بولغان ۋە بۇنىڭدىن قوشنىلار ئەزىيەت كۆرىدىغان بولسا، ئۇ ئادەم بۇ ئىشنى قىلىشتىن چەكلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە بىر ئادەم قورۇسىغا مۇنچا ئاچماقچى بولغان ۋە ئۇنىڭ تۈتۈنىدىن قوشنىلار ئەزىيەت كۆرىدىغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭمۇ قورۇسىغا مۇنچا ئېچىشى توغرا ئەمەس.

**1453- سۇئال: گۆش ستىۋېلىشنىڭ ھۆكۈمى**

1) بىر ئادەم قاسساپنىڭ ئالدىدا تۇرغان ئۈچكە گۆشىنى قوي گۆشى دەپ سېتىپ ئالغان، ئاندىن ئۇنىڭ ئۈچكە گۆشى ئىكەنلىكىنى بىلگەن بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ گۆشنى قايتۇرۇپ بېرىش ھەققى بار.

2) بىر ئادەم قاسساپقا «گۆشنى قانداق سېتىۋاتىسىز» دېگەن، قاسساپ مەسىلەن: ئۈچ كىلوسىنى 10 سومدىن سېتىۋاتىمىز» دېگەن، ئاندىن ئۇ ئادەم مەن ئۈچ كىلو ئالاي تارتىپ بېرىڭ» دېگەن بولسا، قاسساپ ئۆزىنىڭ گۆشنى قەيەردىن كېسىپ تارتىدىغانلىقىنى ئېنىق بىلمىگىچە گۆشنى تارتماسلىقى لازىم. ئەگەر قاسساپ ئۇ ئادەمدىن گۆشنى قوينىڭ قايسى يېرىدىن تارتىدىغانلىقىنى سورىماي تۇرۇپ تارتقان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ۋە قاسساپنىڭ سودىدىن يېنىۋېلىش ھەققى بار. ئەگەر ئۇ ئادەم قاسساپ كېسىپ بەرگەن گۆشنى قايتۇرۇۋەتمەي قولىغا ئالغان، ياكى قاسساپنى گۆشنى ئۆزى ئېلىپ قاچىغا سېلىپ بېرىشكە بۇيرىغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇلارنىڭ ئارىسىدا سودا كۈچكە ئىگە بولغان بولىدۇ.

**1454- سۇئال: سودىدا ئالدانغاننىڭ ھۆكۈمى**

بىر ئادەم ئۈرۈگنى كۈزلۈك ئۈرۈگى، دەپ سېتىپ ئالغان ۋە ئۇنىڭ يازلىق ئۈرۈگ ئىكەنلىكى مەلۇم بولغان، ياكى ئۇ ئادەم ئۇ ئۈرۈگنى تاۋۇزنىڭ ئۈرۈگى دەپ سېتىپ ئالغان ۋە ئۇنىڭ مەسىلەن سامساقنىڭ ئۈرۈگى ئىكەنلىكى مەلۇم بولغان بولسا، بۇ ھالدا سېتىپ ئېلىنغان ئۈرۈگ تېخى ئىشلىتىپ بولۇنمىغان بولسا، ئۇ ئادەم ئۈرۈگنى قايتۇرۇپ بېرىپ پۇلنى قايتۇرۇپ ئالىدۇ.

**1455- سۇئال: ئىلىم ستىم ئارىسىدا بۇزۇلغان نەرسىنىڭ ۋە كىيىنكى زىياننى بىر تەرەپ قىلىشنىڭ ھۆكۈمى**

1) بىر ئادەم پىيالە ساتىدىغان كىشى بىلەن پىيالە سېتىپ ئېلىش ئۈچۈن سودىلاشقان، ئاندىن ئۇ كىشى ئۇ ئادەمنىڭ كۆرۈپ بېقىشى ئۈچۈن بىر دانە پىيالىنى ئۇنىڭغا بەرگەن ۋە پىيالە ئۇ ئادەمنىڭ قولىدىن چۈشۈپ كېتىپ باشقا پىيالىلەرنى چېقىۋەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ كىشىگە

قولغا ئالغان پىيالىدىن باشقا پىيالىلەرنىڭ پۇلىنى تۆلەپ بېرىدۇ. ئەمما قولغا ئالغان پىيالىنىڭ پۇلىنى تۆلەپ بەرمەيدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەم ئۇنى سودىلىشىش نىيىتى بىلەن قولغا ئالدى.

2) بىر ئادەم بىر دانە دەرەخنى تۈپى بىلەن سېتىپ ئالغان، لېكىن دەرەخنى تۈپىدىن قۇمۇرۇپ ئالسا دەرەخنى ساتقان كىشىگە زەرەر كېلىدىغان ئىش بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ دەرەخنى ئۇ كىشىگە زەرەر كەلمەيدىغان شەكىلدە يەرنىڭ يۈزى بىلەن تەكشى كېسىدۇ. ئەگەر ئۇ دەرەخ بىرەر تامنىڭ ئۈستىگە چۈشۈپ تامنى ئۆرىۋەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ تامنى تۆلەپ بېرىدۇ.

**1456- سۇئال: ساختا پۇلنى بىر تەرەپ قىلىشنىڭ ھۆكمى**

1) بىر ئادەم بىر كىشىدىن نەرسە سېتىپ ئالغان، سېتىپ ئالغۇچى ساتقۇچىغا ساختا پۇل بەرگەن ۋە ساتقۇچى ئۇ پۇلنى يىرتىۋاتقان بولسا، ساتقۇچى سېتىپ ئالغۇچىغا ئۇ پۇلنى تۆلەپ بەرمەيدۇ. ساتقۇچى ئۇ پۇلنى يىرتىۋېتىپ ياخشى قىلغان بولىدۇ.

2) بىر ئادەم سېتىپ ئالغان نەرسىسى ئۈچۈن پۇل بەرگەن ۋە ئۇ ئادەم پۇلنى ئالغان كىشىگە «سەن بۇ پۇلنى خەجلەپ باققىن، ئەگەر پۇل ئۆتسە پۇلنى سەن ئالغان بولغىن، ئەگەر پۇل ئۆتمەي قالسا پۇلنى ماڭا قايتۇرۇپ بەرگىن» دېگەن، ئاندىن ئۇ كىشى پۇلنى سېتىش ئۈچۈن بازارغا سالغان ۋە پۇل ئۆتمىگەن بولسا، ئىستىھسان قائىدىسىگە ئاساسەن ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ پۇلنى ئۇ كىشىگە قايتۇرۇپ بېرىش ھەققى بار.

**1457- سۇئال: سودا بىلەن پۇلنىڭ بىر ئورۇندا بولماسلىقىنىڭ ھۆكمى**

بىر ئادەم بىر كىشىدىن پۇلنى قەشقەردە بېرىش شەرتى بىلەن خوتەندە بىر نەرسە سېتىپ ئالغان بولسا، بۇ توغرا بولمىغان سودا ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ كىشىگە پۇلنى بېرىدىغان ۋاقتى نامەلۇمدۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ كىشىدىن ئۇ نەرسىنى پۇلنى بىر ئايغا قەدەر قەشقەردە بېرىش شەرتى بىلەن سېتىپ ئالغان بولسا، بۇ ھالدا سودا توغرا بولىدۇ. ئەمما شەرت ئەمەلدىن قالىدۇ.

**1458- سۇئال: زىرائەت بار يەرنى سېتىشنىڭ ھۆكمى**

بىر كىشى زىرائەت تېرىغان يەرلىرىنىڭ يېرىمىنى ئۇ يەردىن چىققان مەھسۇلاتىنىڭ ھەممىسىنى ئۇنى سېتىپ ئالغان ئادەمگە تەۋە بولۇش شەرتى بىلەن بىر ئادەمگە ساتقان بولسا، بۇ شەرتكە توشمىغان سودا ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى، يەرنى بۇ شەكىلدە سېتىشتا ئۇ كىشىگە پايدا بار لېكىن بۇ پايدا سودىغا زىتتۇر.

**1459- سۇئال: يەرگە كەلگەن تۆلەمنىڭ ھۆكمى**

يەرگە تۆلەپ بېرىلىدىغان تۆلەم يەرنى ئىجارىگە ئېلىپ تېرىغان ئادەمدىن ئېلىنسا، ئۇ ئادەم ئۇ تۆلەمنى يەرنىڭ ئىگىسىدىن ئالىدۇ.

**1460- سۇئال: باغ سودىسىنىڭ پەرۋىشچى بىلەن بىللە بولۇشىنىڭ ھۆكمى**

بىر ئادەم ئۈزۈملۈك باغنى ئۈزۈمى بىلەن سېتىپ ئېلىپ قولغا تاپشۇرۇپ ئالغان ۋە بۇ سودىغا باغقا پەرۋىش قىلىدىغان كىشى قوشۇلغان بولسا، سودا توغرا بولىدۇ ۋە باغقا پەرۋىش قىلىدىغان كىشى ئۈزىگە تېگىشلىك بولغان پۇلنى ئالىدۇ. ئەگەر ئۇ سودىغا باغقا پەرۋىش قىلىدىغان كىشى قوشۇلمىغان بولسا، سودا توغرا بولمايدۇ.

# توققۇزىنچى باپ. ئىجارىنىڭ بايانى

## 1461- سۇئال: ئىجارىنىڭ ئۇقۇمى

ئىجارە، ئىستىلاھ جەھەتتىن پۇل بېرىش ئارقىلىق بىرەر نەرسىنىڭ پايدىسىدىن پايدىلىنىش ئۈچۈن ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسى بىلەن تۈزۈلگەن كېلىشىمدۇر. يەنى بىرەر نەرسىنىڭ پايدىسىدىن ئۇنىڭ بەدىلىگە پۇل بېرىش ئارقىلىق پايدىلىنىش ئىجارە ھېسابلىنىدۇ. ئۇ نەرسىنىڭ پايدىسىدىن ئۇنىڭ بەدىلىگە ھېچ نەرسە بەرمەي تۇرۇپ پايدىلىنىش بولسا، ئۆتنە ھېسابلىنىدۇ.

ئىجارە بولسا ئەمەلىيەتتە بىر نەرسىنىڭ مەنپەئەتىنى سېتىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بىرەر نەرسىنى سېتىپ ئالغىلى بولىدىغان ھەر قانداق نەرسە ئۇ نەرسە مەيلى پۇل بولسۇن، مەيلى ئالتۇن كۈمۈش بولسۇن، مەيلى بۇغداي قوناق بولسۇن، ئۇ نەرسىنى ئىجارىگە ئېلىشقا بولىدۇ. چۈنكى، بىر نەرسىنىڭ ئىجارىسى ئۈچۈن بېرىلگەن نەرسە ئۇ نەرسىنىڭ مەنپەئەتىدىن مەنپەئەتلىنىش ئۈچۈن بېرىلگەن پۇل ھېسابلىنىدۇ.

## 1462- سۇئال: ئىجارىنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ بايانى

بىرەر نەرسىنى ئىجارىگە بېرىش ۋە ئىجارىگە ئېلىش قۇرئان كەرىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلغاندۇر. بىرەر نەرسىنى ئىجارىگە بېرىش ۋە ئىجارىگە ئېلىش ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: « ئەگەر ئۇلار سىلەر ئۈچۈن بالىلىرىڭلارنى ئېمىتىپ بەرسە، ئۇلارنىڭ ئېمىتىش ھەققىنى بېرىڭلار»[سۈرە تالاق 6- ئايەتنىڭ بىرقىسمى]

«ئۇلارنىڭ (يەنى ئاياللارنىڭ) بىرى ئېيتتى: «ئى ئاتا، ئۇنى سەن ئىشلەتكىن، بۇ سەن ئىشلەتكەنلەرنىڭ ئەڭ ياخشىسىدۇر، كۈچلۈك، ئىشەنچلىكتۇر» [26]. ئۇ (يەنى شۇئەيب) ئېيتتى: «ماڭا سەككىز يىل ئىشلەپ بېرىشىڭ بەدىلىگە ساڭا بۇ ئىككى قىزىمنىڭ بىرىنى بېرىشنى خالايمەن، ئەگەر ئون يىلنى توشقۇزۇۋەتسەڭ (ئۇمۇ) ئىختىيارىڭ، (ئون يىلنى شەرت قىلىپ) سېنى مۇشەققەتكە سېلىپ قويۇشنى خالىمايمەن، خۇدا خالىسا، مېنىڭ ياخشى ئادەم ئىكەنلىكىمنى بايقايسەن» [سۈرە قەسەس-27].»

ھەدىستە، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلىدىغان ۋاقىتتا يول باشلاپ مېڭىش ئۈچۈن بىر ئادەمنى ئىجارىگە ئالغانلىقى بايان قىلىنىدۇ.

ئەبۇ ھۇرەيرە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: الله تائالا ئەۋەتكەن پەيغەمبەرلەر ئىچىدە قوي باقمىغىنى يوق، دېدى. ساھابىلەر: ئى رەسۇلۇللاھ! سەنمۇ قوي باققانمىدىڭ؟ دەپ سورىغانىدى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ھەئە، مەنمۇ مەككە خەلقىنىڭ قويلىرىنى ئازغىنا تەڭگە بەدىلىگە بېقىپ بېرەتتىم، دەپ جاۋاب بەردى. (بۇخارى: 2262)

ئىجارە ھەققىدە كەلگەن ئەسەرلەر بەك كۆپتۇر. ھەر زاماننىڭ ۋە ھەر يەرنىڭ ئالىملىرى بىر نەرسىنى ئىجارىگە بېرىشنىڭ ۋە ئىجارىگە ئېلىشنىڭ توغرا بولىدىغانلىقىغا بىرلىككە كەلدى.

## 1463- سۇئال: بىرەر نەرسىنى ئىجارىگە بېرىشتە ۋە ئېلىشتا تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەرنىڭ بايانى

بىرەر نەرسىنى ئىجارىگە بېرىشتە ۋە ئېلىشتا تېپىلىش لازىم بولغان شەرتلەر بولسا، ئىجارە ھەققىنىڭ ئېنىق بولۇشىدۇر ۋە ئىجارىگە ئالغان نەرسىنىڭ قانچىلىك ئىشلىتىلىدىغانلىقىنىڭ

ئىنىق بولۇشىدۇر. چۈنكى، ئىجارە ھەققىنىڭ ئېنىق بولماسلىقى ۋە ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسىنىڭ قانچىلىك ئىشلىتىلىدىغانلىقىنىڭ ئېنىق بولماسلىقى ئىككى تەرەپنىڭ تالاش تارتىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ.

ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسىنىڭ قانچىلىك ئىشلىتىلىدىغانلىقى بەزى ۋاقىتتا مەسىلەن بىر يىللىق، ئىككى يىللىق دىگەنگە ئوخشاش ئۇ نەرسىنى ئىجارىگە ئېلىپ ئىشلىتىش ئۈچۈن توختاتقان مۇددەت بىلەن بىلىنىدۇ.

ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسىنىڭ قانچىلىك ئىشلىتىلىدىغانلىقى بەزى ۋاقىتتا، ئۇ نەرسىنى مەقسەت قىلىپ ئىجارىگە ئالغان ئىشنىڭ خاراكتېرى بىلەن بىلىنىدۇ. مەسىلەن بىر ئادەمنىڭ بىر كىشىنى مەلۇم كىيىم كېچەكنى ياكى رەختنى بوياشقا ياكى كىيىم تىكىشكە ئىجارىگە ئالغانلىقىغا، ياكى مەيلى ئۇلاغ بولسۇن، مەيلى ماشىنا بولسۇن، بىر قاتناش قورالىنى مەلۇم مىقداردىكى يۈكنى توشۇش ئۈچۈن، ياكى مەلۇم يەرگە بېرىپ كېلىش ئۈچۈن ئىجارىگە ئالغانلىقىغا ئوخشاش.

ئىجارە بەزى ۋاقىتتا ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسىدىن كېلىدىغان مەنپەئەت ئۈستىدە بولغان بولىدۇ. مەسىلەن: بىر كىشىنى ئېتىز ئېرىقتا ياكى باغقا قاراش ئۈچۈن، ياكى بىر ئايالنى ئۆينىڭ ئىشلىرىنى قىلىش ئۈچۈن ئىجارىگە ئالغانغا ئوخشاش.

ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسىنىڭ قانچىلىك ئىشلىتىلىدىغانلىقى بەزى ۋاقىتتا، قىلدۇرماقچى بولغان ئىشنى تەيىن قىلىش ياكى ئۇنى كۆرسىتىش بىلەن ئېنىق بولىدۇ. دىققەت قىلىدىغان نوقتا شۇكى بىر نەرسىنى ئۇزۇن مۇددەتلىك ئىجارىگە بېرىش توغرا ئەمەستۇر.

## 1464ـ سۇئال: ئىجارىنىڭ تۈرلىرى

ئىجارە مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. 1. مەلۇم مۇددەتكىچە پۈتۈشكەن ئىجارە. 2 . تام سېلىپ بېرىشكە ياكى بىر تال كىيىم تىكىپ بېرىشكە، ياكى بىر نەرسىنى بۇ يەردىن ئۇ يەرگە يۆتكەپ ئاپىرىپ بېرىشكە ئوخشاش مۇئەييەن بىر ئىشنى قىلىپ بېرىش ئۈچۈن پۈتۈشكەن ئىجارە.

ئەگەر ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسە ئادەمگە ۋە ھايۋانغا ئوخشاش ھەرىكەت قىلىدىغان نەرسە بولسا، ئۇنى ئىجارىنىڭ مەزكۇر ئىككى تۈرىنىڭ بىرى بىلەن ئىجارىگە ئېلىشقا بولىدۇ. يەنى ئۇنى بىر كۈنلۈك ياكى ئىككى كۈنلۈك، ياكى بىر ئايلىق دەپ مۇددەت توختىتىپ ئىجارىگە ئېلىشقا بولىدۇ، ياكى ماۋۇ ئىشنى قىلىپ بېرىشىڭ مۇنچە پۇل، دەپ مۇئەييەن بىرەر ئىشنى قىلىپ بېرىش ئۈچۈن پۈتۈشۈپ ئىجارىگە ئېلىشقىمۇ بولىدۇ.

ئەگەر ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسە ئۆي ۋە زېمىنغا ئوخشاش ھەرىكەت قىلمايدىغان نەرسە بولسا، ئۇ نەرسە پەقەت مەلۇم مۇددەت پۈتۈشۈش بىلەن ئىجارىگە ئېلىنىدۇ. ئىجارىگە ئېلىپ ئىشلىتىش جەريانىدا ئەسلى پۈتۈنلەي تۈگەپ كېتىدىغان نەرسىنى ئىجارىگە ئېلىش توغرا ئەمەس.

## 1465ـ سۇئال: ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسىدە قىلىش بولىدىغان ۋە بولمايدىغان ئىشلارنىڭ بايانى

دۇكاننى ۋە ئۆينى ئىجارىگە ئالغانلارنىڭ ئۇلارنىڭ ئىچىدە قانداق ئىش قىلىدىغانلىقىنى سۈرۈشتە قىلىپ ئولتۇرماستىن ئۇلارنى ئىجارىگە بېرىشى توغرىدۇر. چۈنكى، دۇكان بىلەن ئۆينىڭ قانداق ئىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغانلىقى ھەممە ئادەمگە مەلۇمدۇر. ئۇ بولسىمۇ دۇكاندا بىر نەرسە سېتىشتۇر ۋە ئۆيدە ئولتۇرۇشتۇر. بۇ ئىشلاردا بىر ئادەم بىلەن يەنە بىر ئادەمنىڭ ئارىسىدا

پەرق يوق. شۇنىڭدەك يەنە ئۆيدە كىمنىڭ ئولتۇرىدىغانلىقىمۇ سۈرۈشتە قىلىنمايدۇ. ئەگەر ئۆينىڭ ئىگىسى ئۆينى ئىجارىگە ئالغان ئادەمگە ئۆيدە يالغۇز ئولتۇرۇشنى شەرت قىلغان بولسىمۇ ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ ئۆيدە مەيلى ئىجارە ئېلىپ بولسۇن، مەيلى ئىجارە ئالماي بولسۇن، باشقا بىرىنى ئولتۇرغۇزۇش ھەققى بار. ئۆينى ۋە دۇكاننى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۇلارنى ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىسىز باشقا بىرىگىمۇ ئىجارىگە بىرەلەيدۇ. ئەمما ئۇلاغنىڭ، كىيىم كېچەكنىڭ ۋە بىر ئادەم بىلەن يەنە بىر ئادەمنىڭ ئارىسىدا ئىشلىتىش ئوخشاش بولمايدىغان نەرسىلەرنىڭ ھۆكمى ئۆينىڭ ۋە دۇكاننىڭ ھۆكمىگە ئوخشىمايدۇ. بۇ نەرسىلەر ئىجارىگە بېرىلىدىغان ۋاقىتتا ئۇلارنى كىمنىڭ ئىشلىتىدىغانلىقى سۈرۈشتە قىلىنىدۇ. ئۇلارنى ئىجارىگە ئالغان ئادەمنىڭ ئۇلارنى ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىسىز باشقا بىرىگە ئىجارىگە بېرىش ھەققى يوق.

ئۆينى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۆيدە قىلىش لازىم بولغان ھەممە ئىشنى قىلالايدۇ. مەسىلەن: قوزۇق قېقىش لازىم بولۇپ قالغان يەرگە قوزۇق قاقالايدۇ. ئۇلاغ باغلاش ئۈچۈن تەييارلانغان يەرگە ئۇلىغىنى باغلىيالايدۇ. ئۇلاغنى ئۇ يەردىن باشقا يەرگە باغلاشقا بولمايدۇ. ئۆينىڭ ئىچىدە قۇدۇق بولسا، ئۇنىڭدىن پايدىنالايدۇ. ئەگەر ئۆينىڭ بىرەر يېرىنى قەستەنسىز بۇزۇۋاتسا ئۇ يەرنى ئوڭشاشقا مەجبۇرلانمايدۇ. ئۆينىڭ قورۇسىنىڭ ئىچىدىكى مۇۋاپىق يەرگە تونۇر سالالايدۇ، تونۇردىن چىققان ئۆتنىڭ سەۋەبى بىلەن بىر نەرسە كۆيۈپ كەتسە، ئۇنى تۆلەپ بەرمەيدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم تونۇرنى ياغاچنىڭ يېنىغا ياكى ياغاچقا ئوخشاش كۆيۈپ كېتىدىغان بىرەر نەرسىنىڭ يېنىغا يېقىن سالغان ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۇ نەرسە كۆيۈپ كەتكەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى تۆلەپ بېرىدۇ. قورۇنىڭ ئىچىدە يەرگە زەرەر بەرمەيدىغان ياكى يەرنىڭ ئاستىدىن ئېقىۋاتقان سۇ يولىغا زەرەر بەرمەيدىغان يەردە ئادەتتە پارچىلىنىدىغان ئوتۇنلارنى پارچىلىيالايدۇ. ئەگەر ئۆي ئىگىسى بىلەن ئۆينى ئىجارىگە ئالغان ئادەم شەرت قويغانلىق ياكى قويمىغانلىق ھەققىدە ئىختىلاپ قىلىشىپ قالسا، ئۆي ئىگىسىنىڭ سۆزى ئېتىبارغا ئېلىنىدۇ.

ئەگەر ئۆينى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۆينىڭ ئىچىدە قىلىش لازىم بولمىغان بىرەر ئىشنى قىلسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ ئىشنى ئۆينىڭ ئىچىدە قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۆيگە ئىش ھەققى بېرىشى لازىم. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆينىڭ تېمىنى ئۆرىۋاتقان ياكى ئۆي ئۇ ئادەمنىڭ قولىدىكى چاغدا ئۆينىڭ تېمى ئۆرىلىپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۆينىڭ تېمىنى تۆلەپ بېرىدۇ. لېكىن، ئۇ ئادەمگە ئۆينىڭ ئىجارىسىنى بېرىش لازىم ئەمەس. چۈنكى، يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتۈلگىنىدەك تۆلەم تۆلەپ بېرىش بىلەن ئىش ھەققى بىر ئادەمنىڭ ئۈستىگە تەڭ ئارتىلمايدۇ.

ئەگەر ئۆينى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۇ ئۆينى ئىجارىگە ئالغان نەرقىدىن ئۈستۈن باھادا بىرىگە ئىجارىگە بەرگەن بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۈستىدىكى ئارتۇق پۇلنى سەدىقە قىلىۋېتىشى لازىم. لېكىن، مۇنداق ئىككى ھالەتتە ئۈستىدىكى ئارتۇق پۇلنى سەدىقە قىلىۋېتىش لازىم ئەمەس.

1. ئەگەر ئۆينى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۆينى ئۇ ئادەم ئۇنى ئىجارىگە ئالغان پۇلنىڭ جىنسىدىن باشقا جىنستىكى پۇلغا ئىجارىگە بەرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۈستىدىكى ئارتۇق پۇلنى ئۇ ئادەمنىڭ ئېلىشى توغرىدۇر.

2. ئۆينىڭ ئىچىدىكى بۇزۇلغان نەرسىلەردىن بىرەرسىنى ئوڭشىغان ياكى ئۆينى زىننەتلىگەن بولسا، بۇ ھالدىمۇ ئۆينى ئىجارىگە ئالغان ئادەمنىڭ ئۇ ئۆينى ئۆزى ئالغان ئىجارە نەرقىدىن ئۈستۈن ئىجارىگە بېرىشىمۇ توغرىدۇر.

### 1466ـ سۇئال: يەر، ئۇلاغ ۋە كېيمنى ئىجارىگە بېرىشنىڭ ھۆكمى

بىرەر يەرگە قانداق زىرائەتنىڭ تېرىلىدىغانلىقى مەلۇم قىلىنسا، ئۇ يەرنى زىرائەت تېرىش ئۈچۈن ئىجارىگە بېرىش توغرىدۇر. ئەگەر بىرەر يەرنىڭ ئىگىسى زىرائەت بار يەرنى ئىجارىگە بەرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئەگەر ئۇ زىرائەت ئۇ يەرنى ئىجارىگە ئالغان ئادەمگە تەۋە بولسا، يەردە زىرائەتنىڭ بولغىنى ئىجارىنىڭ توغرا بولۇشىغا توسالغۇلۇق قىلمايدۇ. ئەگەر زىرائەت يەر ئىگىسىگە تەۋە بولسا، يەرنى ئىجارىگە بېرىش ئۈچۈن دەسلەپ زىرائەتنى يەرنى ئىجارىگە ئالماقچى بولغان ئادەمگە مەلۇم مىقداردىكى پۇلغا ساتىدۇ، ئاندىن يەرنى ئۇ ئادەمگە ئىجارىگە بېرىدۇ. ئىچىدە باشقىلارنىڭ نەرسە كېرەكلىرى بار قورۇنى ئىجارىگە بېرىشكە بولىدۇ ۋە نەرسە كېرەكلەرنىڭ ئىگىسى قورۇنى بىكارلاپ بېرىشكە مەجبۇرلىنىدۇ. قورۇنىڭ ئىجارىگە بېرىلگەن ۋاقتى قورۇ بىكارلىنىپ ئىجارىگە ئالغان ئادەمگە تاپشۇرۇپ بېرىلگەن ۋاقىتتىن تارتىپ باشلىنىدۇ.

يەرنى ئۆي سېلىشقا، دەرەخ تىكىشكە ۋە خىش پىشۇرۇشقا ئوخشاش ئىشلار ئۈچۈن ئىشلىتىش ئۈچۈنمۇ ئىجارىگە بېرىش توغرىدۇر. مەزكۇر ئىشلار ئۈچۈن ئىجارىگە بېرىلگەن يەر مەيلى زىرائەت تېرىغىلى بولىدىغان يەر بولسۇن، مەيلى زىرائەت تېرىغىلى بولمايدىغان يەر بولسۇن، ئۇ يەر ئۇنى ئىجارىگە ئالغان ئادەمگە تاپشۇرۇپ بېرىلىشى بىلەن ئۇ ئادەمگە يەرنىڭ ئىجارىسىنى بېرىش لازىم بولىدۇ.

بىر ئۇلاغنى ھەم مىنىش ھەم ئۇنىڭغا يۈك ئارتىش ئۈچۈن ئىجارىگە ئېلىش توغرىدۇر. ئەگەر بىر ئادەم بىر ئۇلاغنى يۈك ئارتىش ئۈچۈنلا ئىجارىگە ئالغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ ئۇلاغقا مىنىش ھەققىمۇ بولىدۇ. ئەمما ئۇ ئادەم ئۇ ئۇلاغنى پەقەت مىنىش ئۈچۈنلا ئىجارىگە ئالغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا يۈك ئارتىش ھەققى يوق. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇنىڭغا يۈك ئارتقان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ ئۇلاغ ئۈچۈن ئىجارە ھەققى بېرىشى لازىم ئەمەس.

كىيىم كېچەكنى كىيىش ئۈچۈن ئىجارىگە بېرىش توغرىدۇر. كىيىم كېچەكنىڭ ئىجارىگە بېرىلگەنلىكى ئۈچۈن ئۇنى كىيىشكە بېرىلگەن رۇخسەتنىڭ ئۆزىلا يېتەرلىكتۇر. شۇڭا كىيىم كېچەكنى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئەگەر كىيمنى كەيمىسىمۇ ئۇنىڭغا ئىجارە ھەققى تۆلەيدۇ.

### 1467ـ سۇئال: شەرتكە خىلاپلىق قىلىشنىڭ بايانى

ئەگەر بىر ئادەم بىر ئۇلاغنى مۇئەييەن بىر كىشىنىڭ مىنىدىغانلىقى شەرتى بىلەن ئىجارىگە ئالغان، ئاندىن ئۇنىڭغا دېيىلگەن ئۇ كىشى مىنمەي باشقا بىرى مىنگەن ۋە شۇنىڭ بىلەن ئۇلاغ ئۆلۈپ قالغان بولسا، ئۇلاغقا مىنگەن كىشى ئۇلاغنى تۆلەپ بېرىدۇ.

ئەمما دۇكاننىڭ مەسىلىسى ئۇلاغنىڭ ياكى كىيىمنىڭ مەسىلىسىگە ئوخشىمايدۇ. مەسىلەن: مۇئەييەن بىر كىشىنىڭ ئىشلىتىش شەرتى بىلەن ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسە دۇكان بولغان، ئاندىن ئۇ شەرتكە خىلاپلىق قىلىپ ئۇ دۇكاندا تۆمۈرچى تۇرغۇزغان ۋە تۆمۈرچى دۇكاننى ساق سالامەت ئىگىسىگە تاپشۇرۇپ بەرگەن بولسا، تۆمۈرچىگە دۇكاننىڭ ئىش ھەققىنى بېرىش لازىم بولىدۇ.

بىر ئادەم بىلەن يەنە بىر ئادەمنىڭ ئىشلىتىشىنىڭ ئارىسىدا پەرق بولىدىغان نەرسىلەرنىڭ ھۆكمىمۇ مەلۇم شەرت بىلەن ئىجارىگە ئېلىنىپ كېيىن شەرتكە خىلاپلىق قىلىنغان نەرسىلەرنىڭ ھۆكمى بىلەن ئوخشاش. مەسىلەن: بىر ئادەم بىر چېدىرنى ئىجارىگە ئالغان، ئاندىن ئۇنى باشقا كىشىگە ياكى ئۆتنىگە بەرگەن، ئاندىن ئۇ كىشى چېدىرنى قۇرۇپ ئۇنىڭدا ئولتۇرغان بولسا، ئۇ كىشىگە چېدىرنى ئەگەر چېدىر يىرتىلىپ كەتسە تۆلەپ بېرىش مەسئۇلىيىتى

ئارتىلىدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم قورۇسىنىڭ ئىچىگە بىر ئۆي قۇرۇش ئۈچۈن كىچىك چېدىر ئىجارىگە ئالغان بولسا، ئۇنى قۇردىغان يەرنى مۇئەييەنلەشتۈرمىگەن بولسىمۇ ئۇ ئىجارە توغرىدۇر.

بىر ئادەم بىلەن يەنە بىر ئادەمنىڭ ئىشلىتىشىنىڭ ئارىسىدا پەرق قىلمايدىغان نەرسىنى مۇئەييەن بىر ئادەمنىڭ ئىشلىتىشى ئۈچۈن قويۇلغان شەرت كۈچكە ئىگە بولمايدۇ. مەسىلەن: بىر كىشى ئۆينى بىر ئادەمگە ئىجارىگە بەرگەن ۋە ئۇنىڭدا پەقەت ئۇ ئادەمنىڭلا ئولتۇرۇشىنى شەرت قويغان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ ئۆيدە باشقا بىرىنى ئولتۇرغۇزسىمۇ بولىدۇ.

ئەگەر بىرەر ئۇلاغنى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۇنى ئىجارىگە ئالغان ۋاقىتتا ئۇنىڭغا ئارتىدىغان يۈكنىڭ تۈرىنى ۋە مىقدارىنى بايان قىلغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇلاغقا ئۇ يۈككە ئوخشاپ كېتىدىغان يۈك ياكى ئۇنىڭدىن يەڭگىلرەك يۈك ئارتىشى توغرىدۇر.

بىر نەرسىنى ئىجارىگە ئالغاندا ئۇ نەرسە ئۈچۈن قويۇلغان شەرتكە خىلاپلىق قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇ نەرسىگە تۆلەم تۆلەپ بېرىش لازىم. ئۇ نەرسە ئۈچۈن قويۇلغان شەرتكە خىلاپلىق قىلىش ياكى ئۇ نەرسىنىڭ تۈرىدە بولىدۇ ياكى ئۇ نەرسىنىڭ مىقدارىدا بولىدۇ، ياكى ئۇ نەرسىنىڭ سۈپىتىدە بولىدۇ. مەزكۇر ھۆكۈم ۋە ئۆلچەملەرنى كۆنىمىزدىكى قاتناش قورالىرىغا ئىجرا قىلىشقىمۇ بولىدۇ.

**1468ـ سوئال: شەرتىگە توشمىغان ئىجارىنىڭ بايانى**

شەرتىگە توشمىغان ئىجارىدىن، ئارتۇق شەرت قويۇلغان ياكى شەرت تولۇق تېپىلمىغان ئىجارە كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئەگەر بىر نەرسە شەرتىگە توشمىغان ئىجارە بىلەن ئىجارىگە بېرىلگەن بولسا، بۇ ئىجارىنى توغرا شەكىلگە ئېلىپ كېلىش ئۈچۈن ئۇ نەرسىنىڭ ئىجارە ھەققى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئوخشىشىغا بېرىلىدىغان ئىجارە ھەققى بېرىلىدۇ. لېكىن، ئۇ نەرسىنىڭ ئىجارە ھەققى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئوخشىشىنىڭ ئىجارە ھەققىگە قاراپ بېرىلىدىغان پۇلنىڭ مىقدارى ئۇ نەرسىنىڭ ئىجارە ھەققى ئۈچۈن بېرىشكە پۈتۈشكەن پۇلنىڭ مىقدارىدىن ئېشىپ كەتمەسلىكى لازىم.

شەرتىگە توشمىغان ئىجارە بىلەن ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسىنىڭ ئىجارە ھەققى ئۈچۈن ئۇنىڭ ئوخشىشىغا بېرىلگەن ئىجارىنىڭ بېرىلىشى ئۇ نەرسىدىن ئالىدىغان مەنپەئەتنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن بولىدۇ. شۇڭا ئۇ نەرسە ئۈچۈن ئىجارە ھەققى ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسىنىڭ ئۇنى ئىجارىگە ئالغان ئادەمگە ئۇ نەرسىنى ئىشلىتىشكە رۇخسەت بېرىشى بىلەن بېرىلمەيدۇ. لېكىن ئىجارىگە بېرىلگەن نەرسە ۋەقپە قىلىنغان نەرسە بولسا، بۇ ھالدا ئۇ نەرسە ئۈچۈن ئىجارە ھەققى ئۇ نەرسىگە قارايدىغان كىشىنىڭ ئۇنى ئىجارىگە ئالغان ئادەمگە ئۇ نەرسىنى ئىشلىتىشكە رۇخسەت بېرىشى بىلەن بېرىلىدۇ.

ئەمما توغرا بولمىغان ئىجارە بىلەن ئىجارىگە ئېلىنغان نەرسە ئۈچۈن ئەگەر ئۇ نەرسىنى ئىجارىگە ئالغان ئادەم ئۇنى ئىشلەتكەن بولسىمۇ ئىجارە ھەققى بەرمەيدۇ. چۈنكى، توغرا بولمىغان ئىجارە ئۈچۈن ھېچقانداق ھۆكۈم يوق.

ئەگەر ئىجارىدە، ئىجارىگە ئالغان نەرسىنى ئىجارىگە بەرگەن ۋاقىتتا قويۇلغان شەرتلەرگە خىلاپلىق قىلىنسا، ئىجارە شەرتىگە توشمىغان ئىجارە ھېسابلىنىدۇ

بۆلۈشكە مۇمكىن بولىدىغان ياكى مۇمكىن بولمايدىغان شېرىك نەرسىنى ئىجارىگە بېرىش شەرتىگە توشمىغان ئىجارە ھېسابلىنىدۇ. ئىجارە، ئىجارىگە بېرىلگەن نەرسىنىڭ ياكى ئىجارە ھەققىنىڭ ياكى ئىجارە مۇددىتىنىڭ، ياكى قىلىدىغان ئىشنىڭ ھەممىسىنىڭ ياكى بىر قىسمىنىڭ

نامەلۇم بولۇشى بىلەن شەرتكە توشمىغان ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئىجارىگە بېرىلگەن نەرسىنىڭ ئىجارە ھەققى ئۈچۈن ھاراق ياكى توڭگۇز بېرىلسە، بۇمۇ شەرتكە توشمىغان ئىجارە ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئىجارە، ئەگەر ئىجارىگە بېرىلگەن نەرسە بۇزۇلۇپ كەتسە، ئۇ نەرسىنى ئوڭشاپ بېرىشنى ياكى ئۇنىڭ پۇلىنى بېرىشنى شەرت قىلىش بىلەنمۇ شەرتكە توشمىغان ھېسابلىنىدۇ.

**1469ـ سۇئال: ئىنىك ئانا ئىجارىگە ئېلىشنىڭ بايانى**

بېرىدىغان پۇلنى ئېنىق قىلىپ توختىتىپ بالا ئېمىتىش ئۈچۈن ئىنىك ئانا ئىجارىگە ئېلىش توغرىدۇر. چۈنكى، كىشىلەر شۇنداق قىلىپ كەلگەندۇر.

1. ئىنىك ئانىنى ئۇنىڭ ئىجارە ھەققى ئۈچۈن يېمەك ئىچمەك ۋە كىيىم كېچەك بېرىش شەرتى بىلەن ئىجارىگە ئېلىشمۇ توغرىدۇر.

2. ئىنىك ئانىنىڭ ئېرى ئىنىك ئانا بىلەن جىنسىي مۇناسىۋەت ئۆتكۈزۈشتىن چەكلەنمەيدۇ.

3. ئەگەر بىر ئايالنىڭ باشقىلارنىڭ بالىسىنى ئېمىتىشى كىشىلەر ئالدىدا ئۇنىڭ ئېرىنىڭ يۈزىنى چۈشۈپ كېتىشىگە سەۋەب بولسۇن، ياكى باشقا ئىشقا سەۋەب بولسۇن، ئەرنىڭ ئايالىنىڭ بالا ئېمىتىپ بېرىشكە پۈتۈشكەن ئىجارىنى بۇزۇۋېتىش ھەققى بار.

4. ئەگەر ئىنىك ئانىنىڭ قورسىقىدا قالسا ياكى ئۇ كېسەل بولۇپ قالسا، ياكى زىنا قىلسا، بالىنىڭ ئاتا ئانىسىنىڭ ئۇ ئىنىك ئانا بىلەن بولغان ئىجارە كېلىشىمىنى بۇزۇش ھەققى بار. چۈنكى، ئۇ ئايال مەزكۇر ئىشلار بىلەن بولۇپ بالىنى ئېمىتىشكە ۋە ئۇنىڭغا قاراشقا سەل قارىدى.

5. بالىنىڭ ئاتا ئانىسى سەپەرگە چىقماقچى بولغان ۋە ئىنىك ئانا ئۇلار بىلەن بىللە سەپەرگە چىقىشقا قوشۇلمىغان ياكى ئىنىك ئانا تىلى بىزەپ ئايال بولغان ياكى ئوغرىلىق قىلىدىغان ئايال بولغان ياكى بالا ئۇنىڭ سۈتىنى قوسۇۋەتكەن، ياكى بالا ئۇ ئايالنىڭ ئەمچىكىنى ئېغىزىغا ئالمايدىغان بولسا، بۇ ھالدىمۇ بالىنىڭ ئاتا ئانىسىنىڭ ئۇ ئايال بىلەن بولغان ئىجارىنى بۇزۇش ھەققى بار.

6. ئەگەر بالا ئېمىتىدىغان ئايال كاپىر بولسا، بالىنىڭ ئاتا ئانىسى ئۇ ئايال بىلەن بولغان ئىجارىنى بۇزمىسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى، ئايالنىڭ كاپىرلىقى بالىغا زىيان بەرمەيدۇ. بىر قىسىم ئالىملار «ئەگەر بالا ئېمىتىدىغان ئايال كاپىر ياكى ساراڭ ياكى زىناخور، ياكى ئەخمەق ئايال بولسا، بالىنىڭ ئاتا ئانىسى ئۇ ئايال بىلەن ئىجارىنى بۇزۇشى لازىم.» دەيدۇ.

7. ئەگەر بالىنى ئېمىتىش ئايالغا زىيان بېرىدىغان، ياكى بالىنىڭ ئاتا ئانىسى ئۇ ئايالغا ئەزىيەت بەرگەن بولسا، ئايالنىڭ ئىجارىنى بۇزۇش ھەققى بار. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئۇ ئايال بار يۇرتتا ئايال كىشى باشقىلارنىڭ بالىسىنى ئېمىتمەيدىغان ئادەت بولغان، ياكى باشقىلارنىڭ بالىسىنى ئېمىتكەن ئايالنى كىشىلەر ئەيىپلەيدىغان بولسا، بۇ ھالدىمۇ بىرەرسىنىڭ بالىسىنى ئېمىتىپ بېرىشكە كېلىشكەن ئايالنىڭ بۇ كېلىشىمنى بۇزۇش ھەققى بار.

8. ئەگەر كىچىك بالا، ياكى ئۇنى ئېمىتىدىغان ئايال ئۆلۈپ كەتسە، ئىجارە بۇزۇلۇپ كېتىدۇ. ئەگەر بالىنىڭ دادىسى ئۆلۈپ كەتسە، بالىنىڭ مەيلى پۇلى بولسۇن، مەيلى پۇلى بولمىسۇن، ئىجارە بۇزۇلمايدۇ. چۈنكى، ئىجارە بالىنىڭ دادىسى ئۈچۈن ئەمەس بالا ئۈچۈندۇر. شۇڭا ئەگەر بالىنىڭ پۇلى بولسا، ئايالغا بېرىلىدىغان ئىجارە ھەققى ئۇ پۇلدىن بېرىلىدۇ.

9. بالىنى يۇيۇش ۋە بالىنىڭ كىيىم كېچەكلىرىگە سىيدۈك يۇقۇپ قالغان بولسا، ئۇنىڭ كىيىم

كېچەكلىرىنى يۇيۇش بالىنى ئىمىتىدىغان ئايالنىڭ قىلىدىغان ئىشىدۇر. ئەگەر بالىنىڭ كىيىم كېچەكلىرىگە سۈيدۈك يۇقۇپ قالمىغان، لېكىن كىيىم كېچەكلەر كىرلىشىپ قالغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇ كىيىم كېچەكلەرنى يۇيۇش ئۇ ئايالنىڭ ئىشى ئەمەس. بالىنىڭ يېمەك ئىچمەكلىرىنى ياخشىلاش ۋە بالىنى مايلاش ئىشلىرى بالىنى ئېمىتىدىغان ئايالنىڭ ئىشىدۇر.

10. ئەگەر ئىنىك ئانا بالىنى قوي سۈتى ياكى كالا سۈتى بىلەن ئېمىتكەن ۋە ئۆزىنىڭ شۇنداق قىلغانلىقىنى ئىقرار قىلغان، ياكى ئۇنىڭ شۇنداق قىلغانلىقى پاكىت ئارقىلىق ئىسپاتلانغان بولسا، ياكى ئۇ ئايال بالىنى ئېمىتمەي ئۇنىڭغا تاماق يىگۈزگەن ۋە بالا ئېمىش مۇددىتىدىن ئېشىپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئايالغا ئىجارە ھەققى بېرىلمەيدۇ.

11. ئەگەر بىر ئايال بىر ئادەم بىلەن ئۇنىڭ بالىسىنى ئېمىتىپ بېرىشكە پۈتۈشۈپ ئۇنىڭ بالىسىنى ئېمىتكەن، ئاندىن ئۇ ئايال ئۇ ئادەمگە بىلدۈرمەي باشقا بىر كىشى بىلەن پۈتۈشۈپ ئۇ كىشىنىڭ بالىسىنىمۇ ئېمىتكەن بولسا، ئۇ ئايال گۇناھكار بولىدۇ.

**1470ـ سۇئال: گۇناھ ئىشلار ۋە ئەمەل ـ ئىبادەتلەر ئۈچۈن ئىجارىگە ئېلىشنىڭ بايانى**

بۇنىڭدىن، بىرىنى ناخشا ئېيتىپ بېرىش ياكى ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمگە قوشاق قوشۇپ يىغلاپ بېرىش، ياكى دۇتار، نەي ۋە داپقا ئوخشاش چالغۇ ئەسۋابلارنى ئويۇن تاماششادا چېلىپ بېرىش ئۈچۈن ئىجارىگە ئېلىشقا ئوخشاش شەرىئەتتە توغرا بولمىغان ئىشلارنى قىلىش ئۈچۈن بىر ئادەمنى ئىجارىگە ئېلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

1. غازىلارنىڭ ئالدىدا ياكى توينىڭ ئالدىدا، ياكى كارۋاننىڭ ئالدىدا داپ چېلىپ مېڭىش ئۈچۈن ئىجارىگە ئېلىش گۇناھ ئەمەس.

2. چىشى ھايۋانلارنى بوغاز قىلدۇرۇش ئۈچۈن ئەركەك ھايۋانلارنى ئىجارىگە ئېلىشمۇ توغرا ئەمەس. ئەمما ئەركەك ھايۋاننى بىر كۈنلۈك ۋە ئىككى كۈنلۈك دېگەنگە ئوخشاش مەلۇم مۇددەت ئىجارىگە ئېلىشقا بولىدۇ.

3. ئەمەل ئىبادەت ئۈچۈن ئىجارىگە ئېلىش دېگەندە، بىرىنى ياخشى ئىشلارنى قىلىش ئۈچۈن ئىجارىگە ئېلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئەزان ئوقۇشقا، ھەج قىلىشقا، ئىماملىق قىلىپ بېرىشكە، قۇرئان ئۆگىتىپ قويۇشقا ۋە دىنىي بىلىملەرنى ئۆگىتىپ قويۇشقا ئوخشاش ياخشى ئىشلار ئۈچۈن بىرىنى ئىجارىگە ئېلىش توغرا ئەمەس.

4. ھەنەفىي مەزھەپىدىكى ئالىملار ( ئاللاھ تائالا ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن!) كېيىن قۇرئان ئۆگىتىپ قويغانلىق، دىنىي بىلىملەرنى ئۆگىتىپ قويغانلىق، ئىماملىق قىلىپ بەرگەنلىك ۋە ئەزان ئوقۇپ بەرگەنلىك ئۈچۈن ئىش ھەققى ئېلىشقا بولىدۇ، دەپ پەتۋا بەردى. ھەتتا ھەنەفىي مەزھەپىنىڭ بىر قىسىم ئالىملىرى، كۈنىمىزدە كىشىلەر دىنىي ئىشلارغا سەل قارايدىغان ۋە دىندا سۇس بولغانلىقى ئۈچۈن قۇرئان ئۆگىتىپ قويغان ئادەمگە ئىش ھەق بېرىش ياخشىدۇر، دەپ قارايدۇ. چۈنكى، قۇرئان ئۆگىتىپ قويغان ئادەمگە ئىش ھەققى بېرىلمىسە، كىشىلەر قۇرئان ئۆگىتىپ قويىدىغان ئادەم تاپالمايدۇ. شۇنىڭ بىلەن قۇرئان تاشلىنىپ قالىدۇ. بۇ ھەقتە پەتۋا قۇرئان ئۆگىتىپ قويغان ئادەمگە ئىش ھەق بېرىلىدۇ، دېگەن كۆز قاراش بويىچە بېرىلىدۇ.

5. ھەنەفىي مەزھەپىدىكى ئالىملاردىن بۇرۇنقى دەۋردىكى ئالىملار، ئەزان ئوقۇشقا، ھەج قىلىشقا، ئىماملىق قىلىپ بېرىشكە، قۇرئان ئۆگىتىپ قويۇشقا ۋە دىنىي بىلىملەرنى ئۆگىتىپ قويۇشقا ئوخشاش ھەر قانداق ياخشى ئىشلار ئۈچۈن بىرىنى ئىجارىگە ئېلىش توغرا ئەمەس، دەپ

بىرلىككە كەلگەن بولسىمۇ، لېكىن كېيىنكى دەۋردە كەلگەن ئالىملار، قۇرئان ئۆگىتىپ قويغانلىق، دىنىي بىلىملەرنى ئۆگىتىپ قويغانلىق، ئىماملىق قىلىپ بەرگەنلىك ۋە ئەزان ئوقۇپ بەرگەنلىك ئۈچۈن ئىش ھەققى ئېلىشقا بولىدۇ، دەپ پەتىۋا بەردى. ئەمما بۇ، ھەر قانداق ياخشى ئىش ئۈچۈن ئىجارە ئېلىشنىڭ توغرا بولىدىغانلىق مەناسىغا كەلمەيدۇ. بۇ پەقەت قۇرئان ئۆگىتىپ قويغانلىق، دىنىي بىلىملەرنى ئۆگىتىپ قويغانلىق، ئىماملىق قىلىپ بەرگەنلىك ۋە ئەزان ئوقۇپ بەرگەنلىك ئۈچۈنلا ئىش ھەققى ئېلىشقا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك توغرا قاراش قۇرئان ئۆگىتىپ قويغانلىق ئۈچۈن پۇل ئېلىشنىڭ توغرا بولىدىغانلىقى ۋە قۇرئان ئوقۇپ بەرگەنلىك ئۈچۈن پۇل ئېلىشنىڭ توغرا بولمايدىغانلىقىدۇر.

6. ئەگەر بىر ئادەم دوستىنىڭ ياكى يېقىنىنىڭ قەبرىسىنى زىيارەت قىلغىلى بېرىپ ئۇنىڭ ئۇ يەردە ئايەت ئوقۇشى خاتا ئەمەس. ئەمما شۇنداق قىلىشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كېتىش توغرا ئەمەس.

# ئونىنچى باپ. رەنە (گۆرۈ) ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى

### 1471ـ سوئال: رەنە ۋە ئۇنىڭ يولغا قويۇلۇشى

رەنە گۆرۈ دەپمۇ ئاتىلىدۇ. رەنە قەرز ئىگىسىنىڭ قەرزنى قايتۇرۇپ ئېلىشنى كاپالەتكە ئىگە قىلىش ئۈچۈن قەرزنى قايتۇرۇپ ئالغانغا قەدەر پۇلغا يارايدىغان بىرەر نەرسىنى تۇتۇپ تۇرۇشى دېگەنلىكتۇر. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە رەنە ھەققىدە تەۋسىيە قىلىپ مۇنداق دېگەن: ئەگەر سىلەر سەپەر ئۈستىدە بولۇپ خەت يازالايدىغان ئادەمنى تاپالمىساڭلار، بۇ چاغدا قەرز ھۆججىتى يېزىپ بېرىشنىڭ ئورنىغا رەنە قويىدىغان نەرسىنى تاپشۇرساڭلار بولىدۇ؛ ئاراڭلاردا بىرىڭلار بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن يەنى قەرز بەرگۈچى قەرز ئالغۇچىغا ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى رەنە ئالمىسا، قەرزدار قەرزنى دېيىشكەن ۋاقتىدا قايتۇرسۇن. [بەقەر ـ283]

ئاللاھ تائالا بۇ ئايەتتە قەرز ئىشىنى تۆۋەندىكى ئۈچ يولنىڭ بىرى بىلەن بىر تەرەپ قىلىشنى بۇيرىغان:

1ـ قەرز مۇئامىلىسىنى بۇ مۇئامىلىگە ھازىر بولغان گۇۋاھچىلارنىڭ گۇۋاھلىقى بىلەن بىللە يېزىپ ھۆججەت قىلىپ قالدۇرۇش.

2 ـ قەرز ھۆججىتىنى يېزىپ قالدۇرۇشقا كاتىپ ياكى گۇۋاھچى تاپالمىغاندا، خۇسۇسەن سەپەر ئۈستىدە بولغاندا، قەرز ئالغۇچىنىڭ ئالغان قەرزىنى قايتۇرۇشقا كاپالەت قىلىش ئۈچۈن پۇلغا يارايدىغان بىرەر نەرسىنى قەرزدارنىڭ يېنىدا رەنە قويۇشى.

3 ـ قەرز بەرگۈچى قەرز سورىغان ئادەمگە ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن قەرزگە ھۆججەت ياكى گۇۋاھچى تەلەپ قىلماستىن قەرز بەرسە، قەرز ئالغۇچىنىڭ قەرز بەرگەن كىشىنىڭ ئىشەنچىنى سۇيىئىستېمال قىلماستىن، قەرزنى ۋاقتى قەرەلىدە قايتۇرۇشىنىڭ زۆرۈرلىكى.

### 1472ـ سوئال: رەنە مۇئامىلىسىگە يول قويۇشنىڭ سەۋەبى

رەنە قويۇش ئالغان قەرزنى ۋاقتى قەرەلىدە ئىگىسىگە تاپشۇرۇشنى كاپالەتلەندۈرۈش ئۈچۈن قويۇلىدۇ. قەرز تاپشۇرۇلۇپ بولغاندىن كېيىن، رەنە قويۇلغان نەرسە قايتۇرۇپ ئېلىنىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: گۆرۈگە قويۇلغان ئۇلاغنى چىقىمغا چۈشلۈق مىنىشكە بولىدۇ، گۆرۈگە قويۇلغان سېغىن ھايۋاننى چىقىمغا چۈشلۈق سېغىپ ئىچىشكە بولىدۇ. چىقىمنى ئۇلاغنى مىنگەن ۋە سۈتىنى ئىچكەن كىشى كۆتۈرىدۇ. (بۇخارى: 2512)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بەرمەي تۇرۇۋېلىشقا بولمايدۇ. ئىمام مالىك بۇنى چۈشەندۈرۈپ مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم بىر نەرسىنى باشقا بىر ئادەمنىڭ يېنىدا گۆرۈگە قويۇپ قويىدۇ. گۆرۈگە قويۇلغان نەرسە ئالغان نەرسىدىن ئارتۇقتۇر. گۆرۈگە قويغۇچى گۆرۈگە قويۇلغۇچىغا: سېنىڭ ھەققىڭنى پالانى ۋاقىتقىچە ئېلىپ كېلەلىسەم، گۆرۈگە قويغان نەرسىنى ماڭا قايتۇرۇپ بېرىسەن، شۇ ۋاقىتقىچە ئېلىپ كېلەلمىسەم، گۆرۈگە قويغان نەرسە سېنىڭ بولسۇن، دەيدۇ. مۇنداق قىلىش توغرا ئەمەس ھەم ھالال بولمايدۇ. مۇنداق قىلىش شەرىئەتتە چەكلەنگەن. ئەگەر گۆرۈگە قويۇلغان مالنىڭ ئىگىسى بەلگىلىگەن ۋاقىتتىن كېيىن بولسىمۇ، گۆرۈگە قويۇلغان ئادەمنىڭ ھەققىنى ئېلىپ كەلسە، گۆرۈگە قويغان مالنى قايتۇرىۋالىدۇ ۋە ھېلىقى شەرت ئىناۋەتسىز بولىدۇ. (مالىك: 1437)

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساۋۇتىنى بىر يەھۇدىيغا گۆرۈگە قويۇپ، ئۇنىڭدىن ئاشلىق سېتىۋالغانىدى. (بۇخارى: 2068)

بىر نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىش قۇرئان كەرىمنىڭ ئايەتلىرى، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەدىسلىرى ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى بىلەن يولغا قويۇلغاندۇر. يۇقىرىدىكى ساۋۇتىنى گۆرۈگە قويۇش توغرىسىدىكى ھەدىستىن مۇنداق بىر نەچچە خىل ھۆكۈم ئېلىنىدۇ.

1. كاپىر بىلەن قىلماقچى بولغان ئىشنىڭ ئۆزى ھارام ئىشلاردىن بولمىسا، كاپىر بىلەن ئۇ ئىشنى قىلىش توغرا بولىدۇ.

2. ئەگەر كاپىر مۇسۇلمانلارغا قارشى ئۇرۇش قىلىۋاتقان كاپىرلاردىن بولمىسا، كاپىرغا قورال ياراق سېتىپ بېرىش ياكى ئۇنىڭ يېنىدا قورال ياراق گۆرۈگە قويۇش، ياكى ئۇنىڭغا قورال ياراق ئىجارىگە بېرىش توغرىدۇر.

3. ئىسلام دۆلىتى بىلەن كېلىشىم تۈزۈپ ئىسلام دۆلىتىدە ياشايدىغان كاپىرلارنىڭ تاپقان مال دۇنيالىرى ئۇ كاپىرلارغا تەۋە بولىدۇ. ئۇلاردىن بىرەر نەرسىنى نېسىغا سېتىپ ئېلىشمۇ توغرىدۇر.

4. ھەدىس پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ كەمتەرلىكىنى، دۇنيانى ياخشى كۆرۈپ كەتمەيدىغانلىقىنى، قانچىلىك مال دۇنيا توپلاي دېسە توپلاشقا قادىر تۇرۇپ مال دۇنيا توپلىمىغانلىقىنى، ئاخىرىدا ئاشلىق ئۆتنە ئېلىشقا ئېھتىياجلىق بولۇپ قېلىپ ساۋۇتىنى گۆرۈگە قويغانلىقىنى، ئازغا قانائەت قىلىپ تۇرمۇشنىڭ قىيىنچىلىقلىرىغا سەۋر قىلغانلىقىنى ۋە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئاياللىرىمۇ شۇ تۇرمۇشقا سەۋر قىلغانلىقلىرى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ پەزىلەتلىك ئاياللار ئىكەنلىكىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ.

### 1473 ـ سوئال: قەرز رەنىسىنىڭ شەرتى

قەرز رەنىسىنىڭ دۇرۇس بولىشى ئۈچۈن تۆۋەندىكى شەرتلەرنىڭ ھازىر بولىشى شەرتتۇر.

1 ـ رەنە قويغۇچى ۋە ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغۇچى ھەر ئىككىسىدە بالاغەت يېشىغا يەتكەن بولۇش، ئەقلى ــ ھۇشى جايىدا بولۇش ۋە تەسەررۇپتا ئىختىيار ئىگىسى بولۇشتىن ئىبارەت سالاھىيەتنىڭ بولىشى شەرتتۇر.

2ـ رەنە قويىدىغان ۋاقىتتا رەنە قويۇلىدىغان نەرسىنىڭ ئېنىق بايان قىلىنىشى. مەسىلەن: " سىزگە مانچىلىك پۇلنى پالانى ۋاقىتقىچە، پالانى نەرسىنى رەنىگە ئېلىش شەرتى بىلەن قەرز بېرىپ تۇردۇم " دېگەنگە ئوخشاش.

3 ـ رەنگە قويماقچى بولغان نەرسىنىڭ ساتقىلى بولىدىغان نەرسىلەردىن بولىشى.

4 ـ رەنگە قويماقچى بولغان نەرسىنىڭ مېۋە ۋە كۆكتاتقا ئوخشاش تېز بۇزۇلۇپ كېتىدىغان نەرسىلەردىن بولماسلىقى شەرتتۇر.

**1474ـ سۇئال: رەنگە قويۇلغان نەرسىدىن كۆپەيگەن نەرسىلەرنى قانداق قىلىش كېرەك؟**

رەنگە قويۇلغان نەرسىدىن كۆپەيگەن نەرسىلەر مۇنداق ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ:

1ـ رەنىدىن كۆپەيگەن نەرسىلەر تۇخۇم، ھەسەل، سۈت، ئۈينىڭ كىراسى قاتارلىق رەنىدىن مۇستەقىل نەرسىلەر بولسا، ئۇ رەنە قويغان كىشىنىڭ خالىس ھەققى بولۇپ، رەنە قويغان ئادەم ئۇنى رەنگە قويغان نەرسىلىرىنى قايتۇرۇپ ئېلىشتىن بۇرۇنمۇ ئېلىپ پايدىلىنالايدۇ.

2 ـ ئەگەر رەنگە قويۇلغان نەرسىدىن كۆپەيگەن نەرسىلەر ئانىسىنىڭ قورسىقىدىكى بالىسى، ھايۋاننىڭ ئۈستىدىكى يۇڭغا ئوخشاش رەنىدىن ئايرىغىلى بولمايدىغان نەرسىلەردىن بولسا، ئۇ قەرزنى تۆلەپ بولغىچىلىك رەنە بىلەن بىرلىكتە قەرزدارنىڭ يېنىدا قالىدۇ. رەنە قويغۇچى بۇلارنى كېيىن رەنە بىلەن بىرگە قايتۇرۇپ ئالىدۇ.

**1475ـ سۇئال: ھارام قىلىنغان رەنە**

ھارام قىلىنغان رەنە ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 ـ قەرز ئىگىسىنىڭ رەنە ئېلىش بىلەن بىرگە قەرزدارغا بەرگەن قەرزىسىدىن ئىنتايىن ئاز مىقداردا بولسىمۇ ئۆسۈم ئېلىشنى شەرت قىلىۋېلىشى بولۇپ، بۇ جازانىخورلۇقنىڭ جۈملىسىدىن سانىلىدۇ. قەتئىي ھارامدۇر.

2 ـ قەرز ئىگىسىنىڭ رەنىدىن پايدىلىنىشنى ياكى ئۇنى ئۆستۈرۈپ پايدا ئېلىشنى شەرت قىلىۋېلىشى بولۇپ، بۇمۇ جازانىخورلۇقنىڭ جۈملىسىدىن سانىلىدۇ.

**1476ـ سۇئال: گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنى ساقلاشنىڭ بايانى**

بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى خۇددى ئامانەتكە قويۇپ قويۇلغان نەرسىنى ساقلىغىنىدەك ئۆزىنىڭ ياكى ئۇنىڭ بالىۋاقىلىرىنىڭ ياخشى ساقلىشى لازىم. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى ساقلاش ئۈچۈن باشقىلارغا بەرگەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ پۈتۈن پۇلىنى ئۇنىڭ ئىگىسىگە تۆلەپ بېرىدۇ. بۇ گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنى تۆلەپ بېرىش ئەمەس ئۇ نەرسىنى باشقىلارغا ساقلاش ئۈچۈن بېرىپ ھەقسىزلىق قىلغانلىق ئۈچۈن تۆلەپ بېرىلىدىغان جازا پۇلدۇر.

ئەگەر بىر نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان ئادەم ئۇ نەرسىنى ئۇنىڭ ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىسىز بىرىگە ئامانەتكە بەرگەن ياكى ئۆتنىگە بەرگەن ياكى ئىجارىگە بەرگەن، ياكى ئۇنى ئىشلەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ پۇلىنى ئەسلى ئىگىسىگە تۆلەيدۇ.

**1477ـ سۇئال: گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنى تاپشۇرۇپ بېرىش**

ئەگەر قەرزداردىن بىرەر نەرسە گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسى قەرزدارنىڭ پۇلنى تاپشۇرۇپ بېرىشنى تەلەپ قىلسا، ھەتتا گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنىڭ يوقتۇپ كەتكەنلىكى سەۋەبى بىلەن قەرز ئىگىسىنىڭ قەرزگە بەرگەن پۇلنى ئىككى قېتىم ئېلىپ قالماسلىقى ئۈچۈن قەرز ئىگىسى گۆرۈگە ئالغان نەرسىنى ئېلىپ كېلىشكە بۇيرۇلىدۇ. ئەگەر قەرز ئىگىسى گۆرۈگە ئالغان نەرسىنى

ئېلىپ كەلسە ئالدى بىلەن قەرزدار قەرزنى تاپشۇرۇپ بېرىشكە بۇيرۇلىدۇ. قەرزدار قەرز ئىگىسىگە قەرزنى تاپشۇرۇپ بېرىپ بولغاندىن كېيىن قەرز ئىگىسى گۆرۈگە ئالغان نەرسىنى تاپشۇرۇپ بېرىشكە بۇيرۇلىدۇ. بۇ چاغدا ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىدا ئوخشاش مۇئامىلە قىلىنغان ھېسابلىنىدۇ.

بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسى قەرزدارنىڭ ئۇ نەرسىنى سېتىپ پۇلىنى قەرزگە بېرىشى ئۈچۈن ئۇ نەرسىنى قەرزدارغا تاپشۇرۇپ بېرىشكە بۇيرۇلمايدۇ. چۈنكى، ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىنىڭ قەرزدارنىڭ ئۇ نەرسىنى سېتىشىنى چەكلەش ھوقۇقى يوق.

**1478- سۇئال: گۆرۈگە ئېلىش توغرا بولىدىغان ۋە توغرا بولمايدىغان نەرسىلەرنىڭ بايانى**

سېتىش توغرا بولىدىغان ھەر قانداق نەرسىنى گۆرۈگە بېرىشمۇ توغرا بولىدۇ. ئەمما بەزى نەرسىنى سېتىش توغرا بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى گۆرۈگە بېرىش توغرا ئەمەس. ئۇلار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. شېرىكلىككە تەۋە نەرسە. شېرىكلىككە تەۋە نەرسىنى گۆرۈگە قويۇش توغرا ئەمەس.

2. ئىچىدە گۆرۈگە قويغان ئادەمگە تەۋە نەرسىلەر بار بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە قويۇش توغرا ئەمەس.

3. باشقا نەرسىگە تۇتىشىپ تۇرىدىغان نەرسىنى تۇتۇشۇپ تۇرغان نەرسە بىلەن ئەمەس ئۇ نەرسىنىلا يالغۇز گۆرۈگە بېرىش مەسىلەن: قورۇنى قورۇ سېلىنغان يەرسىز ۋە دەرەخنىڭ ئۈستىدىكى مېۋىلەرنى دەرەخسىز گۆرۈگە بېرىش توغرا ئەمەس.

4. يۇتۇپ كەتكەن ۋاقتىدا ئوخشىشى ياكى باھاسى بىلەن تۆلەپ بەرگىلى بولمايدىغان نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىش توغرا ئەمەس.

5. بىرەرسىگە كېپىل بولغانلىق ئۈچۈن ئۇنىڭدىن گۆرۈگە بىر نەرسە ئېلىش توغرا ئەمەس.

6. بىر كىشىدىن ئېلىنىدىغان قىساس ئۈچۈن بىر نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىش توغرا ئەمەس. ئەمما ئۆتكۈزۈلۈپ سېلىنغان جىنايەتلەردىن سەۋەنلىك بىلەن ئۆتكۈزۈلۈپ قېلىنغان جىنايەتكە بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىش توغرىدۇر.

7. بىر ئادەمدىن ئالىدىغان دىيەت ئۈچۈنمۇ ئۇنىڭدىن بىرەر نەرسە گۆرۈگە ئېلىش توغرىدۇر.

8. شۇنىڭدەك يەنە قىساس ئالغىلى بولمىغانلىقى ئۈچۈن تۆلەم تۆلەپ بېرىلىشكە ھۆكۈم قىلىنغان بىرەر جىنايەتكە، تۆلەپ بېرىلىشكە بۇيرۇلغان تۆلەمنىڭ ئورنىدا بىر نەرسە گۆرۈگە ئېلىشمۇ توغرىدۇر.

**1479- سۇئال: گۆرۈگە بېرىلگەن نەرسىنىڭ ئادىل كىشىگە بېرىلىشى كېرەكلىكىنىڭ بايانى**

بۇنىڭدىن گۆرۈگە بېرىلگەن نەرسىنى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن ئادىل كىشىگە بېرىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئادىل كىشىدىن مەيلى ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە بەرگەن تەرەپ بولسۇن مەيلى ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان تەرەپ بولسۇن ھەر ئىككى تەرەپ ئۇ نەرسىنى ئۇ كىشىنىڭ قېشىدا گۆرۈگە قويۇشقا رازى بولغان كىشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

1. ئەگەر بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە بەرگەن ئادەم بىلەن ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان كىشى ئۇ نەرسە گۆرۈگە بېرىلگەن ۋاقتىدا، ئۇ نەرسىنى ئادىل بىرىنىڭ ساقلاپ بېرىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ يېنىدا قويۇپ قويۇشنى شەرت قىلىشقان بولسا، ئۇلار ئۇ نەرسىنى ئادىل كىشىنىڭ يېنىدا قويۇپ

قويالايدۇ.

2. ئەگەر ئىككى تەرەپ ئۇ نەرسىنى ساقلاپ بېرىشى ئۈچۈن ئادىل بىر كىشىگە بەرگەن ۋە ئۇ ئادىل كىشى ئۇ نەرسىنى تاپشۇرۇپ ئالغان بولسا، گۆرۈ كۈچكە ئىگە بولىدۇ. چۈنكى، ئۇ ئادىل كىشىنىڭ قولى ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىنىڭ قولىنىڭ ئورنىدىدۇر. شۇڭا ئۇ نەرسە ئەگەر ئۇ ئادىل كىشىنىڭ قېشىدا تۇرۇش جەريانىدا يوقۇپ كەتسە، ئۇ نەرسە ئۇنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىنىڭ ھېسابىغا يوقۇپ كەتكەن ھېسابلىنىدۇ.

3. ئەگەر قەرزدارنىڭ قەرزنى تاپشۇرىدىغان ۋاقتى كەلگەن، لېكىن قەرزدار قەرزنى تېخى تاپشۇرمىغان، قەرز ئىگىسى ئۇ ئادىل كىشىنى گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنى سېتىشقا ۋەكىل قىلغان، ئەمما ئۇ كىشى تاكى بۇ ۋاقىت كەلگەنگە قەدەر گۆرۈگە قويۇلغان ئۇ نەرسىنى قولغا تاپشۇرۇپ ئالمىغان بولسا، بۇ گۆرى توغرا بولمىغان ۋە ئەمەلدىن قالغان بولىدۇ. ئەمما ئۇ ئادىل كىشىنىڭ ئۇ نەرسىنى سېتىشقا قىلىنغان ۋەكىللىكى ئەمەلدىن قالمايدۇ.

4. گۆرۈگە بېرىلگەن نەرسە ئادىل بىر كىشىگە ساقلاپ بېرىلىشى ئۈچۈن ئۇنىڭغا بېرىلگەن بولسا، مەيلى قەرزدار بولسۇن مەيلى قەرز ئىگىسى بولسۇن ئىككى تەرەپنىڭ بىرى ئۇ نەرسىنى ئۇ ئادىل كىشىدىن قايتۇرۇپ ئېلىۋالالمايدۇ. چۈنكى، ئۇ نەرسىدە ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئورتاق ھەققى باردۇر. شۇڭا ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنىڭ ئۇ نەرسىنى ئۆزىچىلا ئۇ كىشىدىن قايتۇرۇپ ئېلىۋېلىشى توغرا ئەمەس. ئۇ ئادىل كىشىنىڭمۇ ئۇ نەرسىنى ئىككى تەرەپنىڭ بىرىگە بېرىشى توغرا ئەمەس.

5. ئەگەر ئۇ ئادىل كىشى ئۇ نەرسىنى ئىككى تەرەپنىڭ بىرىگە قايتۇرۇپ بەرگەن ۋە ئۇ نەرسە قولغا ئالغان تەرەپنىڭ قېشىدا تۇرۇش جەريانىدا يوقۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ نەرسىنى ئۇ ئادىل كىشى تۆلەپ بېرىدۇ.

6. ئەگەر گۆرۈگە قويۇلغان نەرسە ئۇنى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن ئالغان كىشىنىڭ ياكى ئۇنىڭ ئايالىنىڭ ياكى ئۇنىڭ بالىسىنىڭ، ياكى ئۇنىڭ خىزمەتچىسىنىڭ قولىدا تۇرۇش جەريانىدا يوقۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ نەرسە قەرز ئىگىسىنىڭ ھېسابىغا يوقۇپ كەتكەن بولىدۇ.

### 1480ـ سوئال: بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىش ياكى بېرىش ئۈچۈن بىرەرسىنى ۋەكىل قىلىش ھۆكۈمىنىڭ بايانى

1. ئەگەر بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىش ياكى بېرىش ئۈچۈن بىرەر كىشى ۋەكىل قىلىنغان بولسا، ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسىنىڭ ئۇ كىشىنى ۋەكىللىكتىن ئېلىۋېتىشى بىلەن ئۇ كىشى ۋەكىللىكتىن ئېلىنىپ كەتمەيدۇ. ئۇ كىشىنىڭ ۋەكىللىكتىن ئېلىنىپ كېتىلىشى ئۈچۈن ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان تەرەپنىڭ ئۇنىڭغا قوشۇلۇشى لازىم.

2. بىر ئادەمنى بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىشقا ياكى بېرىشكە ياكى ئۇ نەرسىنى سېتىشقا ۋەكىل قىلىش ئىشلىرىدا نورمال ۋەكىللىكنىڭ بارلىق ھۆكۈملىرى ئىجرا قىلىنىدۇ.

3. بىرەر نەرسىنى گۆرۈگە ئېلىشقا ۋەكىل قىلىنغان ئادەم ئەگەر ئۇ نەرسىنى سېتىشتىن باش تارتسا، ئۇ ۋەكىل ئۇ نەرسىنى سېتىشقا مەجبۇرلىنىدۇ.

4. ۋەكىل قىلىنغان ئادەم گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنىڭ بالىسىنى، ياكى بالىسىغا قىلىنغان جىنايەت ئۈچۈن بېرىلگەن نەرسە كېرەكلەرنى ساتالايدۇ.

5. ئەگەر گۆرۈگە بېرىلگەن نەرسىگە ۋەكىل قىلىنغان ئادەم ئۇ نەرسىنى قەرزنىڭ تۇرىدىن باشقا تۈردىكى پۇلغا ساتقان بولسا، ئۇ ئادەم ئۇ پۇلنى قەرزنىڭ تۈرىدىكى پۇلغا ئايلاندۇرالايدۇ.

6. ۋەكىل مەيلى گۆرۈگە ئالغان ئادەم بولسۇن مەيلى ئۇنى ساقلاپ بېرىدىغان ئادەم بولسۇن مەيلى ئۇ ئىككىسىدىن باشقا ئادەم بولسۇن، ئەگەر گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنى گۆرۈگە قويغان كىشى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئۇ كىشىنىڭ مىراسخورلىرى يوق بولۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ ۋەكىلنىڭ ئۇ نەرسىنى سېتىش ھەققى بار.

7. ئەگەر گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن قولىغا ئالغان ئادەم ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇ نەرسە ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە قويغان ۋە گۆرۈگە ئالغان تەرەپنىڭ رازى بولۇشى بىلەن باشقا بىر ئادەمنىڭ ساقلاپ بېرىشى ئۈچۈن ئۇ ئادەمگە بېرىلىدۇ.

8. ۋەكىل ئۇ نەرسىنى سېتىشنى باشقا بىرىگە ۋەسىيەت قىلغان بولسا، بۇ توغرا بولمىغان ۋەسىيەت ھېسابلىنىدۇ.

9. ئەگەر ئۇ نەرسىنى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن قولىغا ئالغان ئادىل كىشى ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، مەيلى ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە قويغان قەرزدار بولسۇن مەيلى ئۇنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسى بولسۇن ئۇلاردىن بىرى ئۇ نەرسىنى يەنە بىرىنىڭ رۇخسىتىسىز ساتالمايدۇ.

**1481ـ سۇئال: گۆرۈگە ئالاقىدار بىر قانچە مەسىلىنىڭ بايانى**

1. ئەگەر نەرسىسىنى گۆرۈگە قويغان قەرزدار ئۇ نەرسىنى ساتماقچى بولسا، ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىنى ئېلىشى ياكى قەرز ئىگىسىنىڭ قەرزداردىن قەرزىنى ئۆتتۈۋېتىشى، ياكى قەرزدارنىڭ قەرزنى ئادا قىلىشى لازىم.

2. ئەگەر قەرزدار گۆرۈگە بەرگەن نەرسىسىگە ئۆزى زىيانكەشلىك قىلغان بولسا، بۇ ئەگەر قەرزدارنىڭ قەرزنى تاپشۇرۇپ بېرىدىغان ۋاقتى توشقان ۋاقىت بولسا، قەرز ئىگىسى قەرزداردىن پۈتۈن قەرزنى قايتۇرۇپ ئالىدۇ. ئەگەر قەرزدارنىڭ قەرزنى تاپشۇرۇپ بېرىدىغان ۋاقتى تېخى توشمىغان بولسا، قەرز ئىگىسى ھەتتا قەرزدارنىڭ قەرزنى تاپشۇرۇپ بېرىدىغان ۋاقىت يېتىپ كەلگىچە ئۇ نەرسىنىڭ ئورنىدا گۆرۈگە قويۇلغان بولۇشى ئۈچۈن قەرزداردىن ئۇ نەرسىنىڭ بازاردىكى باھاسى بويىچە پۇل ئالىدۇ.

3. ئەگەر گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىگە ئۇنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسى زىيانكەشلىك قىلغان بولسا، قەرز ئىگىسى ئۇنىڭ باھاسىدا پۇل تۆلەپ بېرىدۇ ۋە ئۇ پۇل قەرز ئىگىسىنىڭ قولىدا گۆرۈ سۈپىتىدە تۇرىدۇ.

4. بىر نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسى ئەگەر ئۇ نەرسىنى، ئۇنى گۆرۈگە بەرگەن قەرزدارغا ئۆتنە بېرىپ تۇرغان بولسا، ئۇ نەرسە قەرز ئىگىسىنىڭ تۆلەپ بېرىش مەسئۇلىيىتىدىن چىقىپ كېتىدۇ. ئەگەر ئۇ نەرسە قەرزدارنىڭ قولىدا تۇرۇش جەريانىدا زىيانكەشلىككە ئۇچراپ كەتسە، زىيان قەرزدارنىڭ ئۈستىگە بولىدۇ.

5. بىر نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىنىڭ ئۇنى باشقا بىرىگە گۆرۈگە بېرىش ھەققى يوق. ئەگەر قەرز ئىگىسى ئۇنى قەرزدارنىڭ رۇخسىتىسىز باشقا بىرىگە گۆرۈگە بەرگەن، ئاندىن ئۇ نەرسە ئۇنى ئىككىنچى قېتىم گۆرۈگە ئالغان ئادەمنىڭ قولىدا تۇرۇش جەريانىدا زىيانكەشلىككە ئۇچراپ كەتكەن بولسا، قەرزدار ئۇ نەرسىنى بىرىنچى ئادەمگە تۆلىتىدۇ. ئۇ نەرسە ئۈچۈن تۆلەپ بېرىلگەن پۇل ئۇ نەرسىنىڭ ئورنىدا گۆرۈگە قويۇلغان ھېسابلىنىدۇ ۋە پۇلنى ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان ئىككىنچى ئادەم ئالىدۇ ياكى قەرزدار پۇلنى ئىككىنچى ئادەمگە تۆلىتىدۇ.

6. ئەگەر بىرەر نەرسىسىنى گۆرۈگە بەرگەن قەرزدار ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىگە

ئۇ نەرسىنى ئىشلىتىشكە ياكى باشقىلارنىڭ ئىشلىتىشىگە ئۇچۇن ئۆتنىگە بېرىپ تۇرۇشقا رۇخسەت قىلغان، ئاندىن ئۇ نەرسە ئىشلىتىشكە باشلاشتىن بۇرۇن ياكى ئىشلىتىپ بولۇنغاندىن كېيىن بۇزۇلۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ نەرسە قەرزگە ھېساب بولۇپ كېتىدۇ. يەنى قەرز ئىگىسى ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە قويۇپ قەرز ئالغان قەرزدارنىڭ ئۈستىدىكى قەرزنى ئالالمايدۇ.

7. ئەگەر بىرەر نەرسىسىنى گۆرۈگە قويغان ئادەم ئۇ نەرسىنىڭ ھەممىسىگە ياكى مەلۇم قىسمىغا زىيانكەشلىك قىلسا، ئۇ ئادەم بۇنىڭ ئۇچۇن بەدەل تۆلەيدۇ. چۈنكى، مەيلى قەرزدار بولسۇن مەيلى قەرز ئىگىسى بولسۇن بىرىنىڭ ئۈستىدىكى ھەققىگە ھۆرمەت قىلىنىدۇ. شۇڭا بىرەر نەرسىسىنى قەرز ئىگىسىگە گۆرۈگە قويغان ۋە ئۇنىڭغا زىيانكەشلىك قىلغان ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىگە قىلغان زىيانكەشلىكى قانچىلىك بولسا، شۇنى تۆلەپ بېرىشى لازىم.

8. ئەگەر گۆرۈگە قويۇلغان نەرسە ئۇنى گۆرۈگە قويغان قەرزدارغا ياكى ئۇنىڭ مال مۈلكىگە ياكى ئۇنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىگە، ياكى ئۇنىڭ مال مۈلكىگە زىيان كەلتۈرسە، بۇ زىيان ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ.

9. گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنىڭ قىممىتىنىڭ چۈشۈپ كېتىشى قەرزدارنىڭ ئۈستىدىن قەرزنىڭ چۈشۈپ كېتىشىگە سەۋەب بولالمايدۇ. ئەگەر گۆرۈگە قويۇلغان نەرسىنىڭ مەلۇم قىسمىنىڭ بۇزۇلۇپ كەتكەنلىكى سەۋەبى بىلەن ئۇ نەرسىنىڭ ئۆزى كېمىيىپ كەتسە، ئۇنىڭ بەدىلى ئۇچۇن قەرزدارنىڭ ئۈستىدىكى قەرزدىن چۈشۈپ كېتىدۇ.

10. گۆرۈگە قويۇلغان نەرسە ئۇنى گۆرۈگە ئالغان قەرز ئىگىسىنىڭ قېشىدا تۇرۇش جەريانىدا ئۆزگىرىپ كەتكەن، لېكىن ئۇنىڭ مىقدارىدىن مەيلى ئۇ كەمچىلىنىدىغان نەرسە بولسۇن مەيلى تارتىلىنىدىغان نەرسە بولسۇن ئازراقمۇ كېمىيىپ كەتمىگەن بولسا، ئۇ نەرسە بۇرۇنقىدەك گۆرۈگە قويۇلغان نەرسە سۈپىتىدە قېلىپ قالىدۇ. ئۇنىڭ ئۆزگىرىپ كەتكەنلىكىنىڭ بەدىلى ئۇچۇن قەرزدارنىڭ ئۈستىدىكى قەرزدىن ھېچنەرسە چۈشۈپ كەتمەيدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئۇ نەرسىنىڭ قىممىتى چۈشۈپ كەتكەن بولسىمۇ، قەرزدارنىڭ ئۈستىدىكى قەرزدىن ئۇنىڭ بەدىلى ئۇچۇن ھېچنەرسە چۈشۈپ كەتمەيدۇ. لېكىن ئۇ نەرسىنى گۆرۈگە قويغان قەرزدارغا، خالىسا قەرزنىڭ ھەممىسىنى قايتۇرۇپ بېرىپ ئۇ نەرسىنى شۇ ھالىتىدە قايتۇرۇپ ئېلىش، خالىسا قەرز ئىگىسىگە ئۇ نەرسىنى ئۇنىڭ بۇرۇنقى قىممىتى بويىچە تۆلەتتۇرۇش ھەققى بېرىلىدۇ.

## ئون بىرىنچى باپ. ھەجر ۋە مۇزارەبەتكە مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى

### 1482- سوئال: ھەجر دېگەن نېمە؟

ھەجر ــ ئەرەبچە سۆز بولۇپ، پۇل ــ مېلىدا تەسەررۇپ قىلىش سالاھىيىتى بولمىغان يېتىم بالا، ساراڭ، قەرزگە چۆكۈپ كەتكەن ئادەم، قىمارۋاز، ئىسراپخور، كېسەلچان ئادەم قاتارلىقلارنى ئۇلارنىڭ ئىلكىدىكى پۇل ــ مېلىنى تەسەررۇپ قىلىشتىن چەكلەش دېگەنلىك بولۇپ، يۇقىرىقىلارنىڭ تەسەررۇپ ئىشلىرىنى ئۇلارنىڭ ئىشلىرىغا مەسئۇل بولغان تۇغقانلىرى قىلىدۇ. ئالل‍اھ تائالا بۇ ھەقتە مۇنداق كۆرسەتكەن: ئالل‍اھ تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى قىلغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار، ئۇلارنى يېمەك ئىچمەك، كىيىم كېچەكلەر بىلەن تەمىنلەڭلار. ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىڭلار. يېتىملەرنى بالاغەتكە يەتكەنگە قەدەر سىناپ

تۇرۇڭلار، ئۇلاردا ماللىرىنى باشقۇرالايدىغان ھالەتنى بايقىساڭلار، ئۇلارغا مال ـ مۈلكىنى تاپشۇرۇپ بېرىڭلار؛ ئۇلارنىڭ چوڭ بولۇپ قېلىشىدىن قورقۇپ مال ـ مۈلكىنى بۇزۇپ چېچىپ يەۋالماڭلار. يېتىمگە ۋەسى بولغانلاردىن كىمكى باي ئىكەن، ۋەسى بولغانلىق ھەققى ئۈچۈن يېتىمنىڭ مال مۈلكىنى يېيىشتىن ئۆزىنى ساقلىسۇن، سىلەردىن كىمكى يوقسۇل ئىكەن، ئۇ ئۆز ئەمگىكىنىڭ ھەققى ئۈچۈن مۇۋاپىق رەۋىشتە يېسۇن، ئۇلار يەنى بالاغەتكە يەتكەن يېتىملەرنىڭ مال ـ مۈلكىنى تاپشۇرۇپ بېرىدىغان چاغدا باشقىلارنى گۇۋاھ قىلىپ قويۇڭلار ئاللاھ ھېساب ئېلىشقا يېتەرلىكتۇر.[ نىسا 5ـ6]

### 1483ـ سوئال: سالاھىيەتسىزلەرنى تەسەررۇپتىن چەكلەشنىڭ سەۋەبى

ئىسلام دىنى ھەق ــ ھوقۇقلارنى زايە بولۇپ كېتىشتىن ساقلاشقا ئىنتايىن زور ئەھمىيەت بەرگەنلىكتىن، قايسىبىر سەۋەب بىلەن ئۆزىنىڭ مال- مۈلكىنى تەسەررۇپ قىلىش سالاھىيىتىنى يوقاتقان ئادەمنى ئاسرىغانلىقتىن، ئۇنىڭ ئېلىش ياكى سېتىش جەھەتتىكى تەسەررۇپ ئىشلىرىنى ئۇنىڭغا مەسئۇل بولغان تۇغقانلىرىغا تاپشۇرىدۇ. يېتىم بالا بالاغەتكە يېتىپ، ئۆزىنىڭ ھاياتىنى قامدىيالايدىغان، تۇرمۇشنى سۈرگۈزەلەيدىغان ھالەتكە كەلگىچىلىك ئۇنىڭ ئېلىش ياكى سېتىش ئىشلىرىدىكى تەسەررۇپاتىنى ئۇنىڭغا كېپىل بولغان تۇغقىنى قىلىدۇ. ساراڭ ئوڭشالغانغا قەدەر ئۆز مۈلكىدە تەسەررۇپ قىلىشتىن چەكلىنىدۇ. قىمارۋازلار، ئاق چېكىدىغانلار، قەرزگە پېتىپ كەتكەنلەر، كېسەللىكتىن بىرەر ئىش بىجىرەلمەيدىغانلارمۇ ئۆزلىرىنىڭ پۇل ــ مېلىنى تەسەررۇپ قىلىشتىن مەنئى قىلىنىدۇ. ئۇلارنىڭ تەسەررۇپ ئىشلىرىنى ئۇلارنىڭ ئىگىلىرى قىلىدۇ. بۇ ئۇلارنىڭ مال ــ مۈلكىنى زايە بولۇپ كېتىشتىن ساقلاش ئۈچۈندۇر.

### 1484ـ سوئال: تەسەررۇپى چەكلەنگەنلەرنىڭ ئىشلىرى

تەسەررۇپى چەكلەنگەنلەرنىڭ قىلغان تەسەررۇپلىرى ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، ئۆز ئالدىغا ئېلىپ بارغان نىكاھ ۋە تالاقتا ئوخشاش ئىشلىرى بىكار قىلىنمايدۇ، يەنى قىلغىنى ھېساپ قىلىنىدۇ ۋە يۈرگۈزۈلىدۇ. ئەمما پۇل مېلىدىن باشقىلارغا قەرزگە بېرىش، يوقسۇللارغا ياردەم قىلىش، ياخشىلىق ئورۇنلىرىغا ئاتىۋېتىش قاتارلىق تەسەررۇپاتلىرى ئەگەر ئۇنىڭ مەنپەئەتىگە زىيانلىق بولغان شارائىتتا، بىكار قىلىنىدۇ.

### 1485ـ سوئال: مۇزارەبەت (ئىش بىلەن دەسمايىنىڭ ھەمكارلىششى) دېگەن نېمە؟

مۇزارەبەت پۇل ئىگىسى بىلەن كۈچ ئىگىسىنىڭ چىققان پايدىنى ئۆزئارا مەلۇم پىرسەنت بويىچە ئۈلىشىش مەقسىتىدە پۇل ئىگىسى چىقارغان پۇلنى كۈچ ئىگىسى چىقارغان كۈچ بىلەن ئايلاندۇرۇشقا كېلىششىدىن ئىبارەت.

### 1486ـ سوئال: مۇزارەبەت كېلىشمىگە يول قويۇشنىڭ سەۋەبى

ئاللاھ تائالا بەندىلەرنى ھەر خىل ئىقتىداردا ياراتقان، ئۇلارنىڭ بەزىسى ئەقىللىق ۋە تەدبىرلىك بولسا بەزىسى دۆت ۋە تەدبىرسىز، بەزىسى كۈچلۈك بولسا بەزىسى ئاجىز، بەزىسى باي بولسا بەزىسى نامرات، بەزىسى تىجارەت قىلالايدىغان بولسا بەزىسى قىلالمايدىغان، بەزىسىدە پۇل بولغىنى بىلەن ئۇنى قانداق ئاۋۇتۇشنى بىلمەيدۇ، يەنە بەزىلەر پۇل بولسا ئاۋۇتۇشنى بىلگىنى بىلەن ئۇلاردا پۇل بولمايدۇ، بىز ئادەتتە كۈندىلىك تۇرمۇشىمىزدا بۇنى كۆپ ئۇچرىتىپ تۇرىمىز، بەزى كىشىلەردە پۇل بولسىمۇ كۈچ يوق، ياكى ۋاقىت يوق، ياكى ئەقىل يوق، ياكى تەن سالامەتلىك يوق، ياكى تەجرىبە يوق بولغانلىقتىن قولىدىكى پۇلنى پايدىلىق بىر تىجارەتتە ئايلاندۇرالماي

قالىدۇ، يەنە بىر قىسىم كىشىلەردە كۈچ بار، ۋاقىتمۇ بار، ئەقلىمۇ بار، تەن سالامەتلىكىمۇ بار، تەجرىبىمۇ بار، بازار ئەھۋالى ۋە تىجارەتتىن خەۋىرىمۇ بار، تىجارەت قىلسا پايدا ئېلىشقا كۆزى يېتىدىغان بولىدۇ، بىراق بۇلاردا يېتەرلىك پۇل، سەرمايە يوق. ئىسلام شەرىئىتى جەمئىيەت ئەزالىرىنىڭ ئۆزئارا ھەمكارلىشىپ پايدىلىق ئىشلارنى قىلىشنى تەشەببۇس قىلىدۇ، زىيانلىق ئىشلارنى قىلىشنى چەكلەيدۇ، مۇزارەبەت شىركىتى ئارقىلىق پۇلنى ئايلاندۇرۇش جەمئىيەتتە ئىشسىزلىقنى ئازايتىدۇ، مۇھتاج كىشىگە سەرمايە تەييارلاپ ئۇنى ھەرىكەتلەندۈرىدۇ، پۇلنى يوقىتىۋەتمەي ئاۋۇتىدۇ، ئىقتىساد ھەرىكىتىنى جانلاندۇرىدۇ.

### 1487 ـ سۇئال: پۇل ئىگىلىرىنىڭ تەجرىبە ئىگىلىرىدىن پايدىلىنىشىنىڭ ھۆكمى

ئىسلام شەرىئىتى پۇل ئىگىسى بىلەن تەجرىبە ۋە كۈچ ئىگىسىنىڭ ھەمكارلىشىشىنى توسمىغان. لېكىن ئىسلام شەرىئىتى بۇ ھەمكارلىقنى ئادىل ۋە مۇستەھكەم ئۇل ئۈستىگە قۇرغان. ئەگەر پۇل ئىگىسى ئىش ئىگىسى بىلەن شېرىكلىككە رازى بولغان بولسا، بۇ شېرىكچىلىكنىڭ بارلىق نەتىجىلىرىگە مەسئۇل بولۇشنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى كېرەك. شۇڭا ئىسلام شەرىئىتى فەقىھلەر مۇزارابە ياكى قىراز دەپ ئاتىغان بۇنداق كېلىشىملەردە پايدا ئالغاندا پايدىغا ھەر ئىككى تەرەپنىڭ شېرىك بولىشىنى، زىيان تارتقاندىمۇ زىيانغا ھەر ئىككى تەرەپنىڭ شېرىك بولىشىنى شەرت قىلىدۇ. ھەربىر تەرەپنىڭ ئالىدىغان پايدا ـ زىيىنى ئىككى تەرەپنىڭ كېلىشىشىگە قاراپ بولىدۇ. مەسىلەن: ئۇلار بىر تەرەپكە 50% ياكى 30% ياكى 25% ياكى ئۇنىڭدىن ئاز ياكى ئۇنىڭدىن كۆپ بەلگىلەپ، قالغىنىنى يەنە بىر تەرەپكە بەلگىلىسە بولىدۇ. دېمەك: پۇل ئىگىسى بىلەن ئىش ئىگىسى ئوتتۇرىسىدىكى ھەمكارلىق ئىككى تەڭتۇش شېرىكنىڭ ھەمكارلىقىدىن ئىبارەت بولىدۇ. ئۇلارنىڭ ھەربىرىگە پايدا ـ زىياندىن ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن مەلۇم پىرسەنت بەلگىلەنگەن بولىدۇ. ئەگەر پايدا تېپىلسا، پايدىنى بەلگىلەنگەن شەرت بويىچە بۆلىشىدۇ. ناۋادا زىيان تارتىپ قالسا، تارتقان زىيان بۇرۇن تاپقان پايدىدىن چىقىرىلىدۇ. ناۋادا تارتقان زىيان چىققان پايدىنى يەپ كېتىپ پايدىدىن ئېشىپ چۈشسە، ياكى تېخى ھېچ پايدا ئالمىغان بولسا، ئېشىپ چۈشكەن مىقداردا زىيان دەسمايىگە بولىدۇ. بۇ ئەجەبلىنەرلىك ئىش ئەمەس، چۈنكى پۇل ئىگىسى پۇلىدىن بىر قىسمىنى زىيان تارتقان بولدى. ئۇنىڭ شېرىكى بولغان كۈچ ئىگىسىمۇ ئاقتۇرغان تەرىنى ۋە سەرپ قىلغان كۈچىنى زىيان تارتقان بولدى.

### 1488 ـ سۇئال: پۇلنى بىسىپ يېتىشنىڭ گۇناھى

پۇلنى بېسىپ يېتىپ ئىشقا سېلىپ ئاۋۇتمىغان تەقدىردە بۇ پۇل زاكات بېرىش ئارقىلىق قوراپ كېتىدۇ، پۇلنى ئىشقا سالماي بېسىپ ياتىدىغانلار پۇلنىڭ بۇنداق قوراپ كېتىشىگە چىداپ تۇرالمايدۇ دە زاكات بېرىشتىن باش تارتىدۇ، بۇنىڭ بىلەن ئۇلار ئىنتايىن خەتەرلىك ئەھۋالغا قالىدۇ، چۈنكى بۇلار پۇلنى بېسىپ يېتىۋېلىش ئارقىلىق چوڭ ئىككى جىنايەت سادىر قىلغان بولىدۇ، بىرىنچىسى پۇلنىڭ زاكىتىنى بەرمىگەنلىك، ئىككىنچىسى پۇلنى ئىشقا سالماي رولىنى جارى قىلدۇرمىغانلىق. يەنە بىر تەرەپتىن پۇل زاكات بېرىش ئارقىلىق قوراپ تۈگەپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن ئىسلام دىنىمىز پۇلنى ئاۋۇتۇپ تۇرۇشنى تەشەببۇس قىلغان، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مۇنداق دېگەن: «كىم يېتىم يېسىرنىڭ مال ـ مۈلكىدىن خەۋەر ئالىدىغان بولسا، ئۇنىڭدا تىجارەت قىلسۇن، زاكات ئۇنى قورىتىۋەتمەسلىكى ئۈچۈن تاشلاپ قويمىسۇن»

### 1489 ـ سوئال: مۇزارابەنىڭ جازانىگە ئۇچرىشى

بۇنداق كېلىشىمدە ئىسلامنىڭ تۈزۈمى يۇقىرىقىدەك بولىدۇ. ئەمما، ھەسسىلەپ كۆپ پايدا بولسىمۇ ياكى قاتتىق ئېغىر زىيان بولسىمۇ ئاشمايدىغان ياكى كېمەيمەيدىغان تولۇق كاپالەتلىك پايدا بەلگىلەش بولسا، ئېنىق ئادىللىققا خىلاپلىق قىلغانلىق، كۆپ ئىگىسىگە قارشى پۇل ئىگىسىگە يان باسقانلىق، ھاياتنىڭ ئېلىپ ـ بېرىدىغان قانۇنىيىتى بىلەن كاجلاشقانلىق، ھەمدە ھېچقانداق ئىش قىلماي ۋە ھېچقانداق خەتەرگە يولۇقماي كەسكىن پايدىنى كۆزلەشكە قىزىقتۇرۇشنىڭ دەل ئۆزىدۇر. مانا بۇ مەينەت جازانىنىڭ روھىدۇر.

### 1490 ـ سوئال: مۇزارەبەت مۇئامىلىسىدە شېرىكلەرنى تاللاش پرىنسىپى

مۇزارەبەت كېلىشىمگە قەدەم قويغاندا ئىشەنچلىك، مۇئامىلىسى دۇرۇس، راستچىل، ئاللاھتىن قورقىدىغان ھەقىقىي مۇسۇلمان كىشىلەرنى تاللاش ئىتايىن زۆرۈر، چۈنكى مۇزارەبەت كېلىشىمى پۈتۈنلەي ئامانەت ئۈستىگە قۇرۇلغان بىر شېرىكچىلىك. خىيانەت قىلمايدىغان، يالغان ئېيتمايدىغان ھەقىقىي مۇسۇلمان ئادەمگىلا ئىشىنىپ پۇلنى تۇتقۇزغىلى بولىدۇ. چۈنكى، كۆپ ئىگىسى ئەگەر ياخشى تاللانماستىن، پۇل ئاللاھتىن قورقمايدىغان بىرىنىڭ قولىغا چۈشۈپ قالغاندا، ئۇ " پايدا چىقمىدى " ياكى " زىيان چىقتى " دېگەنگە ئوخشاش باھانىلىرى بىلەن پۇل ئىگىسىنى ئالداپ كېتەلەيدۇ. شۇڭا ئىشەنچسىز ياكى راستچىللىقىدا شۈبھە بار كىشىلەرگە پۇل تۇتقۇزماسلىق لازىم.

### 1491 ـ سوئال: مۇزارەبەت مۇئامىلىسىدە چىققان زىياننىڭ بىر تەرەپ قىلىنىشى

مۇزارەبەت كېلىشىمىدە ھەر ئىككىلا تەرەپ پايدىغا ئېرىشىشنى مەقسەت قىلىدۇ، پايدا چىقسا ئىككى تەرەپ پۈتۈشكەن بويىچە مەلۇم ئۈلۈش ياكى پىرسەنت بويىچە تەقسىم قىلىپ ئالىدۇ، ئەگەر دەسمايىدىن زىيان چىقسا چىققان زىيان بۇرۇن تاپقان پايدىدىن چىقىرىلىدۇ. ناۋادا تارتقان زىيان چىققان پايدىنى يەپ كېتىپ پايدىدىن ئېشىپ چۈشسە ياكى تېخى ھېچ پايدا ئالمىغان بولسا، ئېشىپ چۈشكەن زىيان دەسمايىگە بولىدۇ، يەنى پۇل ئىگىسىگە بولىدۇ. بۇنىڭدا پۇل ئىگىسى پۇلىدىن بىر قىسمىنى، كۆپ ئىگىسى بولغان شېرىكىمۇ ئاقتۇرغان تەرىنى ۋە سەرپ قىلغان ۋاقتىنى زىيان تارتقان بولىدۇ.

### 1492 ـ سوئال: قايسى ئەھۋالدا چىققان زىياننى كۆپ ئىگىسىلا تۆلەيدۇ؟

كۆپ ئىگىسى پەۋقۇلئاددە بىپەرۋالىق قىلىپ زىيان چىقىشقا سەۋەبچى بولغاندا، ياكى مالنى ئوبدان ساقلىماي ئوغرىغا ئالدۇرۇپ قويغان ياكى پۇل ئىگىسىنىڭ رۇخسىتىنى ئالماستىن باشقا بىرىگە ئايلاندۇرۇش ئۈچۈن بەرگەنلىكى يۈزىسىدىن دەسمايىدىن زىيان چىققان تەقدىردە، چىققان زىياننى پەقەت كۆپ ئىگىسى ئۆزىلا تارتىدۇ، بۇنىڭدا پۈتۈنلەي ئامانەت راستچىللىق ھۆكمى ئىجرا قىلىنىدۇ.

### 1493 ـ سوئال: مۇزارەبەتتە مەلۇم مىقداردا پۇل ئېلىشنى شەرت قىلىش توغرىمۇ؟

پۇل ئىگىسى بىلەن كۆپ ئىگىسىدىن ئىبارەت ئىككى شېرىكنىڭ قايسىبىرىگە مەلۇم مىقداردا پۇل ئېلىش بەلگىلەنسە مەسىلەن: پۇل ئىگىسى مىڭ يۈەن ئالىدۇ، ياكى كۆپ ئىگىسى بەش يۈز يۈەن ئالىدۇ دەپ كېلىشىم تۈزۈشسە، بۇنداق مۇزارەبەت كېلىشىمى توغرا بولمايدۇ. چۈنكى بۇ نامەلۇم پايدا ئۈستىدىكى ئىتتىپاقتۇر. ناۋادا پايدا چىقمىسا ياكى پايدا مىڭ يۈەندىن ئاز چىقسا، كۆپ ئىگىسى يېنىدىن تۆلەپ بېرىشكە توغرا كېلىدۇ. بۇ ئادالەتسىزلىكتۇر. شۇنداقلا پۇل ئىگىسى

پايدا چىقسۇن ياكى چىقمىسۇن كۈچ ئىگىسىدىن مەلۇم مىقداردا پۇل ئېلىشنى مەسىلەن: مىڭ يۈەن ئېلىشنى شەرت قىلسا بۇ مۇئامىلە ھالاللىق دائىرىسىدىن چىقىپ كېتىدۇ. چۈنكى ناۋادا پايدا چىقمىسا ياكى چىققان پايدا مىڭ يۈەنگە يەتمىسە، كېلىشىم بويىچە كۈچ ئىگىسى ئۆز يېنىدىن مىڭ يۈەننى تۆلەپ بېرىشكە مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ. بۇ توغرا ئەمەس.

## 1494 ـ سۇئال: مۇزارەبەتتە پايدا نىسبىتىنىڭ بەلگىلىنىشى

مۇزارەبەت كېلىشىمدە ئىككى تەرەپ ئالىدىغان پايدا نىسبىتى قارىسىغا بەلگىلەنمەيدۇ، بەلكى كۈچ چىقارغۇچىنىڭ بازاردا ئىشلەپ ئالالايدىغان مۇقىم ئىش ھەققىگە باراۋەر كېلىدىغان مىقدارغا يېقىن ھالدا مۆلچەر قىلىنىپ بەلگىلىنىدۇ، بۇنىڭغا مەلۇم مىقداردا تەۋەككۈلچىلىك قىلىش بەدىلى قېتىلىدۇ، چۈنكى ئۇنىڭ ئالىدىغان پايدىسى خەتەرگە تەۋەككۈلچىلىك قىلىدىغان ئېھتىماللىق پايدا، ئۇنىڭ مۇزارەبەت كېلىشىمدىن زىيان تارتىشى ياكى پەقەت پايدا ئالالماسلىق ئېھتىمالىمۇ باردۇر، دېمەك ئۇنىڭ ئىش ھەققى مۇقىم بەلگىلەنگەن كاپالەتلىك ئىش ھەققى ئەمەس، تۈزۈلگەن مۇزارەبەت كېلىشىممۇ ئادەتتە ھەم نەزەرىيە ھەم ئەمەلىي جەھەتتىن ئېيتقاندا كۈچ ئىگىسى ئۆزى قوبۇل قىلىدىغان مەلۇم دەرىجىدە ئېھتىماللىقى بولغان مۇۋاپىق پايدىنى كۆزلىگەندىلا ئاندىن پۈتىدۇ، ئەلۋەتتە بۇ پايدا ئۇنىڭ بازاردا ئالىدىغان مۇقىم ئىش ھەققىدىن خەتەرگە تەۋەككۇل قىلغانلىغا لايىق دەرىجىدە ئارتۇق بولۇشى كېرەك. بولمىسا ئۇ ئەلۋەتتە بازاردا ئىشلەپ خەتىرى يوق مۇقىم پايدىنى ئېلىشنى تاللىغان بولاتتى.

## 1495 ـ سۇئال: مۇزارەبەت شېرىكچىلىكنىڭ شەرتلىرى

مۇزارەبەت شېرىكچىلىكنىڭ توغرا بولىشىنىڭ شەرتلىرى تۆۋەندىكىلەر:

1. تىجارەت قىلىشقا تاپشۇرىلىدىغان پۇل نەق ۋە تەييار پۇل بولىشى كېرەك. نەق پۇل بولماي مال ياكى باشقا تاۋاردەك نەرسىلەر بولسا ياكى قەرز بولسا توغرا بولمايدۇ. مەسىلەن: "بۇ مىڭ مېتىر رەختنى سىزگە مۇزارەبەت تىجارىتىگە بېرەي، بۇنىڭدا تىجارەت قىلىڭ پايدىسىنى تەڭ ئۆلىشەيلى " دېسە مۇزارەبەت توغرا بولمايدۇ.

2 ـ مۇزارەبەت شېرىكچىلىكى ئۈچۈن بەرگەن پۇل مىقدارى ئېنىق مەلۇم بولىشى شەرت.

3 ـ پايدا پۇل ئىگىسى بىلەن كۈچ ئىگىسى ئوتتۇرىسىدا پىرسەنت ياكى ئۈلۈش بويىچە تەقسىم قىلىنىشى شەرت. مەسىلەن: پۇل ئىگىسى 40 پىرسەنت، كۈچ ئىگىسى 60 پىرسەنت ياكى پۇل ئىگىسى 75 پىرسەنت، كۈچ ئىگىسى 25 پىرسەنت، ياكى پۇل ئىگىسى تۆتتىن بىر قىسمىنى، كۈچ ئىگىسى تۆتتىن ئۈچ قىسمىنى دېگەنگە ئوخشاش.

4 ـ پۇل ئىگىسى مۇزارەبەت شېرىكچىلىكىدىكى تىجارەت قىلىدىغان پۇلنى كۈچ چىقىرىدىغان كىشىگە تاپشۇرىشى كېرەك. چۈنكى تاپشۇرمىغان تەقدىردە ئۇنىڭدا تىجارەت قىلالماي قالىدۇ. يەنە پۇل ئىگىسى كۈچ ئىگىسى قىلىدىغان تىجارەتكە تەڭ ئارىلىششىنى شەرت قىلغان بولسىمۇ كۆپچىلىك ئالىملارنىڭ نەزىرىدە مۇزارەبەت كېلىشىمى توغرا بولمايدۇ، چۈنكى بۇ، پۇلنى تولۇق تاپشۇرماسلىقتىن دېرەك بېرىدۇ. بۇنداق ئەھۋالدا كۈچ ئىگىسى تولۇق ئەركىنلىكى بىلەن ھەرىكەت قىلالماي قالىدۇ.

5ـ كېيىنچە جېدەلگە سەۋەب بولماسلىقى ئۈچۈن ھەر ئىككى تەرەپ ئالىدىغان پايدا مىقدارىنى ئېنىق بەلگىلىشى كېرەك. ئۆلىشىدىغان پايدا مىقدارىنى ئېنىق بەلگىلىمەيلا: " پايدىسىغا ئىككەيلەن شېرىكمىز" دەپ پۈتۈشكەن بولسىمۇ، بۇ مۇزارەبەت شېرىكچىلىكى كېلىشىمى توغرا

بولاۋېرىدۇ، ئىككى تەرەپ پايدىنى تەڭ ئۆلشىدۇ، چۈنكى شېرىكلىك باراۋەرلىكنى تەقەززا قىلىدۇ.

### 1496- سۇئال: پۇل ئىگىسىنىڭ بەزى شەرتلەرنى بەلگىلەش ھەققى

پۇل ئىگىسى پۇلنى مەلۇم بىر تىجارەتتە ياكى مەلۇم بىرەر شەھەر ياكى بىرەر دۆلەتتە ئىشلىتىشنى شەرت قىلسا، پۇلنى ئىشلەتكۈچى شېرىكنىڭ بۇ شەرتنى قوبۇل قىلىش ياكى رەت قىلىش ئىختىيارى بار. ئەگە قوبۇل قىلغان بولسا بۇ شەرتلەرگە ئەمەل قىلىشى شەرت. ئەگەر پۇلنىڭ ئىگىسى پۇلنى قانداق تىجارەتتە ياكى قايسى جايدا ئىشلىتىشنى شەرت قىلماستىن ئىشلەتكۈچىگە مۇتلەق تەسەررۇپ ئەركىنلىكىنى بەرگەن بولسا، ئىشلەتكۈچى پۇلنى خالىغان ئىشقا ۋە خالىغان جايدا ئىشلىتىشتە ھۆردۇر.

### 1497- سۇئال: پۇل ئىگىسى قويالمايدىغان شەرتلەر

پۇل ئىگىسى تۆۋەندىكى ئىككى شەرتنى قويالمايدۇ:

1 ـ پۇل ئىگىسىنىڭ مۇزارەبەتتە زىيان چىقسا ئۇنىڭغا ئۆزى ئىگە بولماسلىقنى شەرت قىلسا كېلىشىم بۇزۇلىدۇ. چۈنكى بۇنداق شەرت قويۇلغان مۇزارەبەت توغرا بولمايدۇ.

2 ـ پۇل ئىگىسى كۈچ ئىگىسى بولغان شېرىك بىلەن ئۆزىنىڭمۇ بىرگە ئىشلىشىنى شەرت قىلىشى قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى ئۇنداق قىلغاندا مۇزارەبەت ئۆز مەنىسىدىن چىقىپ كەتكەن بولىدۇ.

### 1498- سۇئال: پۇلنى ئىشلەتكۈچى شېرىك ئۇنى يەنە بىر ئىشلەتكۈچىگە بېرەلەمدۇ؟

پۇلنىڭ ئىگىسى قوشۇلماستىن ئىشلەتكۈچى پۇلنى باشقا بىر ئىشلەتكۈچىگە بېرەلمەيدۇ. ئەگەر پۇلنىڭ ئىگىسى بولغان شېرىك ئۇنى ئىشلەتكۈچى شېرىككە " پۇلنى قانداق تەسەررۇپ قىلىش سېنىڭ ئىلكىڭدە بولىدۇ " دېگەن بولسا، بۇ ۋاقىتتا ئۇنىڭ رۇخسىتىنى ئالماستىن باشقا بىرىگە بېرەلەيدۇ.

### 1499- سۇئال: مۇزارەبەت كېلىشىمىنىڭ بۇزۇلىشى

مۇزارەبەت كېلىشىمى ئىككى شېرىكتىن قايسىبىرىنىڭ شېرىكلىكنى ئاخىرلاشتۇرۇش تەكلىپىنى قويۇشى ياكى ئىككىسىدىن بىرىنىڭ ئۆلۈمى بىلەن بۇزۇلىدۇ. پۇل ئىگىسى بولغان شېرىك ئۆلگەن بولسىمۇ، ئۇنىڭ ۋارىسلىرى شېرىكلىكنى داۋاملاشتۇرۇشنى خالىسا يەنە داۋام قىلىدۇ.

### 1500- سۇئال: دەسمايە ئىگىلىرىنىڭ شېرىكلىشىشى

مۇسۇلمان كىشى پۇل ـ مېلىنى خالىغان بىر ئىشقا سېلىپ پايدا ئالسا بولغىنىدەكلا، پۇلنى باشقا بىر تەجرىبە ئىگىسىگە بېرىپ پۇل ئىشلىتىش كېلىشىمى بويىچە پايدا ئالسىمۇ بولىدۇ. تىجارەت، سانائەت ياكى ھەرقانداق ئىش ـ ئوقەتلەردە باشقا پۇل ئىگىلىرى بىلەن شېرىكلىشىپ پايدا ئالسىمۇ بولىدۇ. چۈنكى بەزى ئىشلار كۆپنىڭ ئەقلىگە، كۆپنىڭ كۈچىگە ۋە كۆپنىڭ دەسمايىسىگە قاراشلىق بولۇپ قالىدۇ. بۇنداق ئىشلارنى قىلىشقا بىر كىشى يالغۇز كېلىدۇ. ئاللاھ تائالا قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دەيدۇ: ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار [مائىدە سۈرىسى 2- ئايەت]

شەخس ۋە جەمئىيەتكە ياخشىلىق ئېلىپ كېلىدىغان ياكى ئۇنىڭدىن يامانلىقنى توسىدىغان ھەرقانداق ئىش ئەگەر ياخشى نىيەت بىلەن قىلىنسا، ياخشى ئىش ۋە تەقۋادارلىققا كىرىدۇ.

دېمەك: ئىسلام بۇنداق شېرىكلىشىپ قىلغان ئىشلارغا رۇخسەت قىلىپلا قالماستىن، بەلكى ئۇ ئىش ئاللاھ ھالال قىلغان دائىرە ئىچىدە بولۇپ جازانە، ئالدامچىلىق، زۇلۇم، تاماخورلۇق ۋە ھەرخىل خىيانەت قاتارلىق يامان ئىشلاردىن يىراقلا بولىدىكەن، ئىسلام بۇ ئىشنى قوللاپ قۇۋۋەتلەپ، ئۇنىڭغا دۇنيادا ئاللاھنىڭ بەرىكىتى، ئاخىرەتتە ساۋابى ئاتا قىلىنىدىغانلىقىغا ۋەدە بېرىدۇ.

# ئون ئىككىنچى باپ. سۇغۇرتا ۋە بانكىغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەرنىڭ بايانى

## 1501ـ سۇئال: سۇغۇرتا ئۇقۇمى

قۇرئان كەرىم چۈشكەن، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ياشىغان زامانلاردا، ساھابىلارنىڭ دەۋرىدە، ھەتتا مەشھۇر مەزھەب پېشىۋالىرى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى تۈرلەرگە ئايرىپ، مەسىلىلەرنىڭ ھۆكۈملىرىنى چۈشەندۈرگەن دەۋرلەردە، سۇغۇرتا دەيدىغان مۇئامىلە ئوتتۇرىغا چىقمىغان ئىدى. شۇڭا قەدىمقى ئىسلامىي كىتابلاردا ھازىرقى زاماندا ئوتتۇرىغا چىققان سۇغۇرتىغا ئائىت ھۆكۈملەرنى ئۇچراتقىلى بولمايدۇ. ھازىر دۇنيادا ھايات سۇغۇرتىسى، ھادىسە ــ ئاپەتلەر سۇغۇرتىسى، سالامەتلىك سۇغۇرتىسى، ماشىنا سۇغۇرتىسى، دېگەنگە ئوخشاش كۆپلىگەن سۇغۇرتىلار مەۋجۇد. ئىسلام ئۆلىمالىرى بۇ يېڭى مەسىلىگە جاۋاب بېرىش ۋە ھالال ياكى ھاراملىق ھۆكۈمىنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن جىددىي ئىزدىنىشكە باشلىدى. ئۇلار سۇغۇرتىنى " تىجارىي سۇغۇرتا " ۋە " ئىسلامىي ھەمكارلىق سۇغۇرتىسى" دەپ ئىككىگە ئايرىدى. ئىسلامىي سۇغۇرتىدىن باشقا سۇغۇرتىلارنىڭ ھەممىسىنى بۇ سۇغۇرتا شىركەتلىرىنىڭ پۇل تېپىش ئۈچۈن قۇرۇلغانلىقى ئېتىبارى بىلەن " تىجارىي سۇغۇرتا " دەپ ئاتىدى. شۇنىڭ بىلەن مۇتلەق كۆپ ساندىكى ئىسلام ئۆلىمالىرى ھازىر دۇنيانىڭ ھەرقايسىي جايلىرىدا دەۋر سۈرىۋاتقان پۈتۈن سۇغۇرتا تۈرلىرىنىڭ ئىچىدىن ئىسلامىي ھەمكارلىق سۇغۇرتىسىدىن باشقىسىنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى ۋە بۇ خىلدىكى سۇغۇرتىلارغا قاتنىششىنىڭمۇ ھارام ئىكەنلىكىنى قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلەرنىڭ روھىغا ئاساسلانغان ھالدا، كەسكىن ئوتتۇرىغا قويىدى. بۇ خۇددى قۇرئان كەرىم بىلەن ھەدىسلاردا ئوچۇق ھۆكۈمى بولمىغان تاماكا بىلەن ئاق زەھەرنى پالاكەتتى ۋە زىيىنى سەۋەبلىك ھارام دەپ بېكىتكەنگە ئوخشاش ئىجتىھادىي ھۆكۈمدۇر.

## 1502ـسۇئال: سۇغۇرتىغا بولغان ئېھتىياج

ئىنسانلار (كۈندىلىك تۇرمۇشلىرىدا) تۈرلۈك قىيىنچىلىق ۋە خىلمۇ خىل خەۋپ خەتەرگە دۇچ كېلىپ تۇرىدۇ. ئالايلۇق، دېڭىزدا پاراخۇتلارنىڭ غەرق بولۇپ كېتىش قورقۇنچىسىدا، سودىگەر جېنىدىن ئېزىز كۆرىدىغان پۇل ماللىرىنى سەرپ قىلىدۇ ۋە ئىقتىسادى مەنپەئەتتىن ۋاز كېچىدۇ، گەرچە بۇ ئىنسانلار ۋە ھەر قايسى دۆلەتلەرگە زور دەرىجىدە مەنپەئەت يەتكۈزسىمۇ.

ھەقىقەتەن خەۋپ خەتەرنىڭ يۈز بېرىشى، ئىقتىسادى ۋە ئىجتىمائى بالايى ئاپەتلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. مەسىلەن: بىرەر زاۋۇتنىڭ كۆيۈپ كېتىشى ۋە بىرەر ئىشچىنىڭ ئۆلۈپ كېتىشى بىلەن بىر تەرەپتىن شەخسلەر كىرزىسقا دۇچ كەلسە، يەنە بىر تەرەپتىن پۈتكۈل جەمئىيەت كىرىزىسقا دۇچ كەلگىنىگە ئوخشاش. خەۋپ خەتەر ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ. بىرىنچىسىنى ھادىسە يۈز بەرگەندىن كېيىن ئورنىنى تولدۇرۇۋېلىش مۇمكىن. قاتناش ھادىسىدە ۋەيران بولۇپ كەتكەن ماشىنىنىڭ ئورنىغا يېڭىسىنى بەرگەنگە ئوخشاش. ئىككىنچىسى ئورنىنى

تولدۇرۇۋېلىش مۇمكىن ئەمەس. مەسىلەن: بىرەر ئىشچىنىڭ خىزمەت جەريانىدا زاۋۇتتا ئۆلۈپ كەتكىنىگە ئوخشاش. لېكىن ئۆلۈپ كەتكۈچىنىڭ ئائىلىسىگە ئايمۇ ئاي مائاش بېرىش ئارقىلىق قىيىنچىلىقنى يەڭگىللىتىش مۇمكىن.

### 1503 ـ سۇئال: سۇغۇرتىنىڭ ۋۇجۇتقا كېلىشى

ئىنسانلار پىكىر تەپەككۇر قىلىش ۋە ئىزدىنىش ئارقىلىق ۋەقە يۈز بەرگەندىن كېيىن، خەۋپ خەتەردىن قۇتۇلۇشنىڭ بىردىنبىر يولى سۇغۇرتا ئىكەنلىكىنى بايقاپ شۇ يولدا ماڭدى.

سۇغۇرتا غەربچە ئاتالغۇ بولۇپ، بىزنىڭ تىلىمىزدا، مۇئەسسەسە، قۇرۇلۇش دېگەن مەنانى ئىپادىلەيدۇ. تۇنجى قېتىملىق ۋۇجۇتقا كەلگەن سۇغۇرتا دېڭىز سۇغۇرتىسى بولۇپ، 1182 ـ يىلى ئىتالىيەنىڭ لومبارىدىيە دېگەن رايۇنىدا پەيدا بولغان، كېيىن تىجارەت ۋاستىسى ئارقىلىق ئەنگىلىيە ۋە ياۋرۇپا دۆلەتلىرىگە كېڭىيىشكە باشلىغان. دېڭىز سۇغۇرتىسىنىڭ قانۇنلۇق ۋە مەشھۇر بولغىنى، 1435 ـ يىل پەيدا بولغان «بارسلۇنا ئىشلىرى » سۇغۇرتىسىدۇر. كىشىلىك تۇرمۇشتا تۇنجى قېتىم پەيدا بولغىنى، 1583 ـ يىلى ئەنگىلىيە سۇغۇرتىسىدۇر. قۇرۇقلۇق سۇغۇرتىغا كەلسەك، ئۇنىڭ ۋۇجۇتقا كېلىشى 20 ـ ئەسىردە كۆرۈلۈشكە باشلىدى. فرانسىيەلىك تارىخشۇناس 1930 ـ يىلى 7 ـ ئاينىڭ 13 ـ كۈنى سۇغۇرتىنىڭ قانۇن تۈزۈملىرىنى ئورناتتى.

بىزنىڭ بىلىشىمىزچە تۇنجى قېتىم سۇغۇرتا ھەققىدە توختالغان ئىسلام ئالىمى ھەنەپى فىقھشۇناس ئالىم "ئىبنى ئابىدىن "دۇر. ئۇ سۇغۇرتا تۈزۈمىنى ئىنكار قىلىپ، ئۇنىڭ هارامىلىقىنى ئىسپاتلاپ چىققان ۋە ئۇنى "سەۋكەرە (سۇغۇرتا) "دەپ ئاتىغان.

### 1504 ـ سۇئال: سۇغۇرتا پەلسەپىسى

شۈبھىسىزكى، سۇغۇرتا پەلسەپىسى زىيان زەخمەتنى يوق قىلىش ياكى ئازايتىش مەقسىتىدە پۈتۈن ئىنسانلارنىڭ ئىشتىراك قىلىش ئاساسىغا قۇرۇلغاندۇر. بۇ زىيان زەخمەت بىر ئادەمنىڭ زىممىسىگىلا يۈكلەپ قويۇلسا، يا ھۆددىسىدىن چىقالايدۇ ياكى چىقالمايدۇ. بىراق ئىنسانلارغا زىيان زەخمەتنى كۆتۈرۈۋېتىش ئۈچۈن پەرقلىق مۇئامىلە قىلىنغاندا، زىيان زەخمەتنى يوقىتىشقا قاتناشقانلاردىن ھېچكىمگە زۇلۇم قىلىنمايدۇ. بىراق ئۇزۇن مۇددەت داۋاملىشىپ كەلگەن سۇغۇرتا ئاستا ئاستا ھەمكارلىق دائىرىسىدىن هالقىپ پايدا مەنپەئەتنىلا قوغلىشىدىغان ساختا مودىغا ئايلىنىپ قالدى. هالبۇكى ئۇنىڭ بىردىنبىر مەقسىتى ئىنسانلارغا خىزمەت قىلىش ۋە ئۇلارغا يۈزلەنگەن خەۋپ خەتەرنى يوق قىلىش ئىدى.

### 1505 ـ سۇئال: ئىسلامدا خەۋپ خەتەرنىڭ تەلتۆكۈس يوق قىلىنىشى

كىشىلەرنىڭ نەزىرىدە سۇغۇرتا دېمەك، خەۋپ خەتەرنى ئۈزۈل كېسىل يوق قىلىش دېمەكتۇر. ئەمما بىزنىڭچە بولغاندا، ساماۋى دىنلار، خۇسۇسەن ئىسلام دىنى سۇغۇرتا تۈزۈمىگە قارىغاندا نەچچە ھەسسە ئالدىنقى ئورۇندا تۇرىدۇ. مەسىلەن:

1) قەرزدارلار تۈزۈلمىسى. جانابى ئاللاھ تەۋبە سۈرىسىدە مۇنداق دەيدۇ: « زاكات پەقەت پېقىرلارغا، مىسكىنلەرگە، ۋە زاكات خادىملىرىغا، دىللىرىنى ئىسلامغا مايىل قىلىش كۆزدە تۇتۇلغانلارغا، قۇللارنى ئازات قىلىشقا، قەرزدارلارغا، ئاللاھنىڭ يولىغا، ئىبنى سەبىللەرگە بېرىلىدۇ. بۇ ئاللاھنىڭ بەلگىلىمىسىدۇر. ئاللاھ (بەندىلىرىنىڭ مەنپەئەتىنى) ئوبدان بىلگۈچىدۇر.» ( تەۋبە سۈرىسى 60 ـ ئايەت). قەرزدارلار دېمەك، قۇتۇلالمايدىغان بالا قازاغا دۇچار بولغانلار، دېمەكتۇر. پۈتۈن مال مۈلكىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان سودا سارايلىرى كۆيۈپ كېتىپ يېڭىدىن تىجارەت قىلىشقا

مادارى قالمىغان ياكى تۇرالغۇ يەرلىرى ۋەيران بولۇپ، ھېچ پاناھلىنىدىغان جاي تاپالمىغان ئادەملەر ئاللاھ ئۆتتۈرىغا قويغان قەرزدارلاردۇر. ئەنە شۇنداق بالايى ئاپەتكە ئۇچرىغان ئادەملەرنى بايلار دۆلەتنىڭ ياكى خەيرىيەت ئۇيۇشمىلىرىنىڭ زاكات مىلى ئارقىلىق قۇتقۇزىۋالىدۇ. بۇنىڭ بىلەن بايلار قەرزدارلارنىڭ بىخەتەرلىكىگە كاپالەتلىك قىلىدۇ.

2) ئاقلانىلار تۈزۈلمىسى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام مەككىدىن مەدىنىگە ھىجرەت قىلغان چاغدا، مۇسۇلمانلار جەمئىيەتنى مەدىنىدە بىر بىرىگە كاپالەتلىك قىلىش ئاساسىدا تەشكىللەپ چىققان ئىدى. بۇ يەردە قەيت قىلىنغان ئاقلانىلادىن، قەبىلىسى، ئۇيۇشمىسى ياكى سىياسىي پارتىيىنىڭ ئىچىدىن ئۆتتۇق قازانغانلار كۆزدە تۇتىلىدۇ. بىر ئادەم يەنە بىر ئادەمنى ئىختىيارسىز ئۆلتۈرۈۋەتسە ئۇ ئادەمگە تۆلەم تۆلەش ۋاجىبتۇر. چۈنكى تۆلەمنى قاتىلنىڭ ئاقلانىلىرى ئۆلگۈچىنىڭ تۇغقانلىرىغا تۆلەپ ئۆلارغا تەقسىم قىلىپ بېرىدۇ. ئەگەردە قاتىل بۇ تۆلەمنى يالغۇز تۆلەشكە توغرا كەلسە ھۆددىسىدىن چىقالمايدۇ.

**1506-سۇئال: سۇغۇرتىنىڭ تۈرلىرى**

سۇغۇرتىنى ئىككى تۈرگە ئايرىش مۇمكىن. بىرىنچىسى: پايدا ئېلىش سۇغۇرتىسى. ئىككىنچىسى: كاپالەتلىك قىلىش سۇغۇرتىسى.

**1507-سۇئال: پايدا ئېلىش سۇغۇرتىسى**

پايدا ئېلىش سۇغۇرتىسى بەدەلسىز توختام بولۇپ، ئۇنىڭ بىلەن قۇرۇلغان شىركەتلەرنىڭ نىشانى جەمئىيەت ياكى ئىنسانىيەتكە خىزمەت قىلىش بولماستىن، بەلكى ئۆزىلا پايدا ئېلىشتۇر. شۇڭا ئۇنىڭغا بىز بۇ ئىسمنى مۇۋاپىق كۆردۇق. پايدا ئېلىش سۇغۇرتىسى ـ ھادىسە يۈز بەرگەن چاغدا، ئامانلىق تەلەپ قىلغۇچى ئالىدىغان "سۇغۇرتا پۇلى "دەپ ئاتىلىدىغان مەبلەغنى تاپشۇرۇش ئۈچۈن شىركەت بىلەن توختام تۈزۈپ، ئامانلىق تەلەپ قىلغۇچى بىلەن سۇغۇرتا شىركىتى ئوتتۇرسىدىكى كېلىشىم دەپ چۈشەندۈرۈش مۇمكىن، سۇغۇرتا شىركىتى ھادىسىگە يۇلۇققان چاغدا بېرىش ئۈچۈن شىركەتكە ئەزا بولغۇچىلاردىن سۇغۇرتا پۇلى ئالىدۇ. مەسىلەن: بىر كارخانىنىڭ خوجايىنى سۇغۇرتا توختامنامىسىگە 10000 يۈەن سۇغۇرتا پۇلى تاپشۇرىمەن دەپ ئىمزا قويسا، شىركەت ئۇنىڭ كارخانىسى كۆيۈپ كەتسە، ئۇنىڭغا300000 يۈەن تۆلەيدۇ.

**1508-سۇئال: پايدا ئېلىش سۇغۇرتىسىنىڭ ئىسلامدىكى ھۆكمى**

بىرىنچى: سۇغۇرتا پۇلىنى ئۆز ئىچىگە ئالغانلىقتىن پايدا ئېلىش سۇغۇرتىسى ھاماقەتلىك توختامدۇر. مەسىلەن: ئۆمۈر سۇغۇرتىسىدا سۇغۇرتىغا ئەزا بولغۇچى بىر، ئىككى ياكى ئۈچ (قېتىم)سۇغۇرتا پۇلى تۆلەيدۇ. ئاندىن كېيىن ئۆلىدۇ. ئاپتوموبىل سۇغۇرتىسى (ماشىنا سۇغۇرتىسى) دا ئەزا بولغۇچى بىر قېتىم سۇغۇرتا پۇلى تاپشۇرغاندىن كېيىن ھادىسە يۈز بەرسە، سۇغۇرتىدىن كاپالەت پۇلى ئالىدۇ. ھادىسە يۈزبەرمىسە ئۈچ ھەتتا ئون قېتىم سۇغۇرتا پۇلى تۆلەيدۇ. ھالبۇكى كاپالەت پۇلى ئۆز پېتى قېلىپ قالىدۇ.1000، 3000 ھەتتا، ئاپتوموبىللار ھادىسىگە ئۇچرىسا رېمۇنت قىلدۇرۇش ئۈچۈن ماشىنا سېتىۋالغۇدەك 50000 يۈەن كاپالەت پۇلى بېرىلىدۇ. بۇ تۆلىمۇ ھاماقەتلىك بىلەن تۈزۈلگەن توختامدۇر. بەدەلسىز توختاملارنىڭ ھەممىسى قۇبۇل قىلىنمايدىغان توختاملاردۇر.

ئىككىنچى: بۇ ئىقتىسادى مۇئامىلىلىرىنى قىمارنىڭ بىر شەكلىگە ئوخشىتىپ قويىدۇ-دە، نەتىجىدە توختام تۈزگۈچى تەرەپ سۇغۇرتا شىركىتى ھېچبىر خاتالىق ئۆتكۈزمەستىن جەرىمانە

تۆلەشكە، يەنە بىر تەرەپنى ھەقسىز ئولجا ئېلىشقا مەجبۇر قىلىدۇ. بۇنىدىن باشقا ئەزا بولغۇچى بىر قېتىم سۇغۇرتا پۇلى تاپشۇرغاندىن كېيىن ھادىسە يۈز بەرسە ئەزا بولغۇچى كاپالەتلىك (سۇغۇرتا) پۇلىنى تولۇق ئالىدۇ.

ئۈچىنچى: بۇ ئىقتىسادى مۇئامىلىلەرنى يەنە ئارتۇق ۋە بەراۋەر جازانىگە ئوخشىتىپ قويىدۇ. چۈنكى شىركەت ئەزا بولغۇچىغا ئەزا بولغۇچى تاپشۇرغان سۇغۇرتا پۇلىدىن كۆپرەك كاپالەتلىك پۇلى بەرسە ئارتۇقى جازانىگە ئايلىنىپ قالىدۇ. شىركەتنىڭ ئەزا بولغۇچىغا بىر مەزگىلدىن كېيىن سۇغۇرتا پۇلى بېرىشى جازانە ھېسابلىنىدۇ. ناۋادا شىركەت ئەزا بولغۇچىغا ئەزا بولغۇچى تاپشۇرغانغا ئوخشاشلا كاپالەت پۇلى بەرسە، تەڭپۇڭ جازانە بولىدۇ، جازانە ئۆلىمالارنىڭ بىردەك قارىشى بويىچە قەتئىي ھارامدۇر. ئەگەر شىركەت ھادىسە يۈز بەرمىگەنلىكى ئۈچۈن ئەزا بولغۇچىغا ھېچ نەرسە (كاپالەت پۇلى) بەرمىسە، ئەزا بولغۇچىنىڭ پۇل مېلىنى ناھەق يەۋالغان بولىدۇ. چۈنكى شىركەت ئىسلاھ قىلمايدىغان نەرسىنىڭ بەدىلىگە سۇغۇرتا پۇلى ئالغان بولۇپ قالىدۇ.

تۆتىنچى: مەنپەئەت قانۇنىيىتىگە ئاساسەن پايدا ئېلىش سۇغۇرتا توختىمىنى مۇباھ، دەپ قاراش جائىز ئەمەس. چۈنكى مەنپەئەت ئۈچ تۈرلۈك بولىدۇ.1-دەلىلى بار قانۇنلۇق مەنپەئەت. 2- شەرئى قانۇن سۈكۈت قىلغان مەنپەئەت. 3- شەرئى قانۇندا بىكار قىلىنغان مەنپەئەت . پايدا ئېلىش سۇغۇرتا توختاملىرى ئۈچىنچى تۈركۈمدىكى مەنپەئەتكە كىرىدۇ، چۈنكى ئۇ ھاماقەتلىك (ئالدامچىلىق)، قىمار ۋە جازانىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالغان.

بەشىنچى: زۆرۈرىيەت يۈزىسىدىن قۇرۇلغان، كىشىلەرنىڭ ئېھتىياجى بار، دەپ قاراپ پايدا ئېلىش سۇغۇرتا توختامنى مۇباھ دېيىش قەتئىي جائىز ئەمەس. چۈنكى ھەر قانداق بىر ئېھتىياج ھالال سۇغۇرتا شىركەتلىرىنىڭ قۇرۇلۇشى بىلەنلا قامدىلىدۇ. ھالبۇكى بۇ كاپالەتلىك قىلىش (باغلىنىشلىق) سۇغۇرتىسىدۇر.

**1509-سۇئال: كاپالەتلىك قىلىش (باغلىنىشلىق) سۇغۇرتىسى**

كاپالەتلىك قىلىش سۇغۇرتىسىنى ھادىسىگە ئۇچرىغان بىرەر ئادەمنىڭ (ماددى ۋە مەنىۋى جەھەتتىن) كاپالەتكە ئىگە قىلىش بىلەن بىرگە خەۋپ خەتەردىن قۇتۇلدۇرۇش ئۈچۈن بىر تۈركۈم ئىنسانلارنىڭ بىر يەرگە توپلىنىشى دەپ چۈشەندۇرۇش مۇمكىن. كاپالەتلىك قىلىش سۇغۇرتىسى ئىككى تۈركۈمگە بۆلىنىدۇ.

1 - ئىجتىمائى سۇغۇرتا. بۇنى دۆلەت ئۆز ھالال مېھنىتىگە تايىنىپ تىرىكچىلىك قىلىدىغان ئىشچىلارنىڭ مەنپەئەتى ئۈچۈن قوروۇپ چىقىدۇ. ۋەھالەنكى بۇ ئىشسىزلىق، ئىمكانسىزلىق ۋە قېرىلىققا قارشى ئىشچىلارنىڭ بىخەتەرلىكىنى مەقسەت قىلىدۇ. ئايلىق مائاشلىرىدىن ھەر ئايدا مەلۇم مىقداردا ھەر بىرئىشچى ئىجتىمائى سۇغۇرتا ساندۇقىغا ئىئانە قىلىپ، ئىقتىسادىي كىرىمنىڭ توپلىنىشقا ياردەم قېلىدۇ. خوجايىنلارمۇ ئىجتىمائى سۇغۇرتا شىركىتىدىكى شىرىك ئىشچىنىڭ مائاشىدىن مەلۇم مىقداردا (سۇغۇرتا پۇلى) تاپشۇرىدۇ، دۆلەتمۇ شۇنداق. ئىجتىمائى سۇغۇرتا شىركىتى، دۆلەتنىڭ بىر مۇئەسسەسىسى ھېسابلىنىدۇ. تىلغا ئېلىشقا ئەرزىيدىغىنى شۇكى، ئىجتىمائى سۇغۇرتىنىڭ غايىسى نەپسانىيەتچىلىكتىن يۇتۇنلەي يىراق، ئىنسانلار ئارا ھەمكارلىق ئاساسىغا قۇرۇلغان ئىجتىمائى خىزمەتلەرگە ئىنتايىن يېقىندۇر. ئىشچىلارنىڭ، خوجايىنلارنىڭ تاپشۇرغانلىرىنىڭ ھەممىسى سۇغۇرتىغا قىلىنغان ئىئانە بولۇپ، بۇ ئىئانە ئارقىلىق سۇغۇرتىغا ئەزا بولغان ئىشچىلار بىخەتەرلىكىگە كاپالەتلىك قىلىش شەرت قىلىنغاندۇر.

2. ھەمكارلىق سۇغۇرتىسى:

بىرىنچى: ھەمكارلىق سۇغۇرتىسى دېمەك، ئەزا بولغانلاردىن ئاپەتكە ئۇچرىغانلارنى قۇتقۇلدۇرۇۋېلىش مەقسىتىدە بىر تۈركۈم ئىنسانلارنىڭ بىر يەرگە توپلىنىشى دېمەكتۇر.

ئىككىنچى: بۇ غايىگە يېتىش ئۈچۈن نۇرغۇنلىغان ھەمكارلىق جەمئىيەتلىرى قۇرۇلدى. بۇ جەمئىيەتلەرنىڭ خىزمەت ئوبيېكتى، ئەزا جەمئىيەتنىڭ شۇ جەمئىيەتكە قاتناشقۇچىلاردىن توپلانغان ئىئانە، تىجارەت قاتارلىق ئۆنۈملۈك يەرلەرگە ئىشلىتىپ، توپلانغان ماللارنىڭ بىر قىسمى بىلەن ئاپەتكە ئۇچرىغانلارنى قۇتقۇلدۇرۇۋېلىش، سېلىنغان مەبلەغدىن پايدا ئېلىنغان بولسمۇ، ئاپەتكە ئۇچرىغۇچىنى قۇتقۇلدۇرۇۋېلىش مۇمكىن بولمايدىغان ئەھۋال ئاستىدا، جەمئىيەت قاتناشقۇچىلاردىن كۆپلەپ مەبلەغ سېلىشقا ئۇندەش ھوقۇقىغا ئىگە. ناۋادا بۇ يەردە پايدا بولسا، بۇ پايدا قاتناشقۇچىنىڭ ھەققىدۇر.

**1510-سۇئال: كاپالەتلىك قىلىش سۇغۇرتىسىنىڭ شەرئى ھۆكمى**

فۇقەھالارنىڭ ھېچ بىرى نە ھەمكارلىق سۇغۇرتىسىنى، نە ئىجتىمائى سۇغۇرتىنى ھارام دەپ قارىماستىن، بەلكى بىر قانچە قۇرۇلتاي ۋە يىغىنلاردىن كېيىن، "بۇ ياخشى ئىش ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىش "دەپ بىردەك يەكۈن چىقىرىشتى. ھەسسىدارلارنىڭ بىلمەسلىكى، ئۇلارغا مەنپەئەت يەتكۈزۈشكە ھەرگىز توسالغۇ بولالمايدۇ. چۈنكى ئۇلار ئىئانە قىلغۇچىلاردۇر.

**1511- سۇئال: ساغلام ھەمكارلىشىش سۇغۇرتىسىنىڭ شەرتى**

ھەرقانداق بىر جامائەت ئۆز ئەزالىرىنىڭ بېشىغا كەلگەن ئاپەتلەرنى بىر تەرەپ قىلىشتا ساغلام ھەمكارلىششى ئۈچۈن، بۇ مەقسەتتە توپلىنىدىغان پۇل - ماللارغا بىرقانچە شەرت قويۇلىدۇ:

1- ھەربىر كىشى قېرىنداشلىق ھەققىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ئۆز پۇلىدىن بىر كىشىلىك ھەسسىنى ئىئانە شەكلىدە بېرىشى، مۇشۇنداق توپلانغان پۇللاردىن مۇھتاجلارغا ياردەم قىلىنىشى كېرەك.

2- ئەگەر توپلانغان بۇ مەبلەغنى ئىشقا سېلىپ كۆپەيتمەكچى بولغاندا، ئىسلام يول قويغان ھالال يوللار ئارقىلىقلا ئىشقا سېلىنىشى كېرەك.

3- ھادىسىگە ئۇچراپ قالسا مەلۇم مىقداردا بىر مەيلەغ قايتۇرىۋېلىش شەرتى بىلەن بىرنەرسە ئىئانە قىلىشقا بولمايدۇ. لېكىن جامائەتنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئۇنىڭغا جامائەت پۇلىدىن زىياننىڭ ھەممىنى ياكى بىر قىسمىنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدىغان بىر مىقداردىكى مەبلەغ بېرىلىدۇ.

4- ئىئانە دېگەن بەدەلسىز بېرىلگەن نەرسە ياكى ياردەمدۇر. ئۇنىڭدىن يېنىۋېلىش ھارامدۇر. ئىئانە قىلىنسا بۇ ھەقتىكى شەرئەت ھۆكمى رىئايە قىلىنىشى كېرەك.

بەزى ئىسلام ئەللىرىدە ھەمكارلىشىش جەمئىيەتلىرى مۇشۇ شەرتلەرگە ئۇيغۇن پائالىيەت ئېلىپ بارىدۇ. بۇنداق جەمئىيەتلەردە ھەركىشى ئىئانە تەرىقىدە ئايلىق بەدەل تۆلەيدۇ. ئەمما ئۇ، تۆلىگەن بەدەللىرىنى قايتۇرىۋالالمايدۇ ياكى ئۇنىڭدىن يېنىۋالالمايدۇ، ياكى بەدەل تۆلىگەندە ئاپەتكە ئۇچرىغاندا مەلۇم مىقداردا مەبلەغ قايتۇرۇپ ئېلىشنى شەرت قىلمايدۇ.

**1512- سۇئال: ھايات سۇغۇرتىلىرىنىڭ ئىسلامىي سۇغۇرتا شەرتلىرىگە ئۇيغۇن كەلمەسلىكىنىڭ سەۋەبى**

سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە بولۇپمۇ ھايات سۇغۇرتىسىغا يۇقىرىدىكى شەرتلەر ھېچقايسى جەھەتتىن ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. چۈنكى:

1ـ سۇغۇرتىغا قاتناشقۇچى شەخسلەر پۇلنى ئىئانە قىلىش مەقسىتىدە بەرمەيدۇ. پۇل تۆلىگەندە ئىئانە قىلىش ئۇلارنىڭ خىيالىغىمۇ كېلىپ باقمايدۇ.

2ـ سۇغۇرتا شىركەتلىرى قولىدىكى پۇل ـ مەبلەغلەرنى هارام قىلىنغان جازانە ـ ئۆسۈم ئىشلىرىدا كۆپەيتىدۇ. مۇسۇلمان كىشى جازانە ئارىلاشقان ئىشقا قاتناشسا بولمايدۇ.

3ـ سۇغۇرتىغا قاتناشقۇچى شەخس، شەرت قىلىنغان مۇددەت توشقاندىن كېيىن نەچچىگە بۆلەپ تۆلىگەن پۇلىنىڭ ھەممىنى ئېلىپلا قالماي، ئۇنىڭ بىلەن بىللە بىر مىقدار ئارتۇق پۇلنى قېتىپ ئالىدۇ، بۇ ئۆسۈم بولماي نېمە؟

4ـ سۇغۇرتا تۈزۈمىنىڭ ھەمكارلىشىش روھىغا زىت كېلىدىغان تەرەپلىرىدىن بىرى بولسا: قول ئىلكىدە بار بايغا، مۇھتاج كەمبەغەلگە قارىغاندا كۆپرەك بېرىشتۇر. چۈنكى باي شەخس چوڭراق مەبلەغ بىلەن سۇغۇرتىغا قاتنىشىدۇ، شۇڭا ئۇلۇم ياكى ئاپەت يۈزبەرگەندە بايغا كەمبەغەلدىن كۆپرەك نېسىۋە بېرىلىدۇ. ئەمەلىيەتتە بولسا، ھەمكارلىشىش دېگەن مۇھتاجغا باشقىلاردىن كۆپرەك بېرىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

5ـ كىمكى سۇغۇرتا كېلىشىمىدىن يانماقچى بولسا، قايتۇرۇپ ئالىدىغان پۇلنىڭ كۆپ قىسمى كېمەيتىلىدۇ، بۇ كېمەيتىش ئىسلام شەرىئىتىدە ئورۇنسىز كېمەيتىشتۇر.

### 1513ـ سۇئال: تىجارىي سۇغۇرتىلارنىڭ هارام بولىشىنىڭ سەۋەبلىرى

1ـ سۇغۇرتا ئۆسۈمنىڭ ئۆزىدۇر. چۈنكى مەلۇم مىقدار پۇلنى ئاز ياكى كۆپ پۇلغا ساتقانلىقتۇر. بۇنىڭدا جازانىخورلۇقنىڭ چەكلەنگەن ئىككى تۈرى تېپىلىدۇ.

2 ـ سۇغۇرتا قىلىش قىمارغا ئوخشاشتۇر. چۈنكى ئۇ مەلۇم بولمىغان بىر پايدا ئۈچۈن پۇل تىكىش جەھەتتىن قىمارنىڭ ئۆزىدۇر. ئاللاھ قىمارنى هارام قىلغان.

3 ـ سۇغۇرتا قىلىش نامەلۇم نەرسىنى ساتقانغا ئوخشاشتۇر.

4 ـ كىشىلەرنىڭ مېلىنى يولسىز يەۋېلىشتۇر.

### 1514ـ سۇئال: سالامەتلىك سۇغۇرتىسى دېگەن قانداق سۇغۇرتا؟

سالامەتلىك سۇغۇرتىسى ـ بىراۋ كېسەل بولغاندا داۋالىتىش بەدىلىگە سۇغۇرتا شىركىتىگە ئايلىق پۇل تۆلەش دېگەنلىكتۇر.

سالامەتلىك سۇغۇرتىسىغا قاتنىشىشقا بولمايدۇ. چۈنكى بۇمۇ قىمارغا ئوخشاش نامەلۇم پايدىغا پۇل تۆلىگەنلىكتۇر. مۇبادا سۇغۇرتىغا قوشۇلغاندىن كۆپ ۋاقىت ئۆتمەيلا كۆپ پۇل كېتىدىغان بىر كېسەلگە گىرىپتار بولۇپ، داۋالىنىشقا مۇھتاج بولغاندا، ئۇن يىلدا تۆلەيدىغان سۇغۇرتا پۇلغا بىر قېتىمدا داۋالانسا "، بۇ باشقىلارنىڭ ھەققىنى يېگەنلىك بولمامدۇ؟ ياكى يىللارچە سۇغۇرتىغا پۇل تۆلىگەن بولسىمۇ كېسەل بولمىغانلىقتىن سۇغۇرتا شىركىتى ھېچ چىقىم قىلمىسا، ئۇلارنىڭ ئالغان سۇغۇرتا پۇلى قانداق هالال بولسۇن؟ شۇڭا ئىسلامدا كىشىلەرنىڭ مەنپەئەتىنى قوغداش يۈزىسىدىن نامەلۇم نەرسىنى سېتىش هارام قىلىنغان.

### 1515ـ سۇئال: زۆرۈرىيەت يۈزىسىدىن سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە قاتنىشىشقا بولامدۇ؟

ھەقىقىي زۆرۈرىيەت ياكى زور ئېھتىياج ياكى مەجبۇرىيەت بولمىغان هالدا سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە قاتنىششقا بولمايدۇ. بۇ هازىرقى زاماندىكى كۆپچىلىك ئۆلىمالارنىڭ ئورتاق قارىشىدۇر. پەقەت زۆرۈرىيەت ياكى مەجبۇرىيەت يۈزىسىدىن قاتنىشىشقا بولىدۇ.

## 1516ـ سوئال: سۇغۇرتا شىركىتىگە قاتنىشىشنى دۇرۇس قىلىدىغان سەۋەبلەر

1ـ بىر ئادەمنىڭ تۇرمۇش سەۋىيىسى تۆۋەن بولۇپ، كېسەل بولۇپ قالغاندا داۋالىنىشقا كۈچى يەتمىگەندەك ياكى ئېغىر قىيىنچىلىق تارتىپ قالغىدەك ئەھۋال يۈز بېرىش ئېھتىمالى كۈچلۈك بولسا، ئۇ چاغدا ئىسلام شەرىئىتىنىڭ " زۆرۈرىيەت چەكلەنگەن ئىشلارغا يول قويىدۇ " دەيدىغان ئومۇمىي پرىنسىپىغا ئاساسەن، سۇغۇرتا شىركىتىگە قاتناشسا بولىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ مال مۈلۈكى تولۇق بولۇپ، كېسەللەرنى داۋالىتىشقا كۈچى يېتىپ تۇرۇپ، سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە قاتنىشىش دۇرۇس بولمايدۇ. چۈنكى ئەسلىدە سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە قاتنىشىش ھارام. ھارام ئىشلارغا پەقەت زۆرۈرىيەت يۈزىسىدىنلا يول قويۇلىدۇ.

2 ـ داۋالىنىش ھەققى كۆپلىگەن خەلق ئاممىسىنىڭ سەۋىيىسىدىن يۇقىرى بولۇپ، تەلەپ قىلىنغان چىقىمنى ھەل قىلىش قىيىنغا چۈشىدىغان ئەھۋال بولسا، سۇغۇرتا شىركىتىگە قاتناشسا دۇرۇس بولىدۇ. چۈنكى ئۇ زىياننىڭ ئالدىنى ئالىدۇ، ھاياتنى قوغداش شەرىئەتنىڭ مەقسەتلىرىنىڭ بىرسىدۇر. ئەمما بىراۋنىڭ ئىقتىسادىي ئەھۋالى ياخشى بولۇپ، سۇغۇرتىغا قاتناشمىسىمۇ داۋالىنىش ئىمكانىيىتى بولسا، ئۇنىڭ سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە قاتنىشىشى توغرا بولمايدۇ. چۈنكى بۇ ئادەمدە زۆرۈرىيەت تېپىلمايدۇ.

3 ـ دوكتۇر يۇسۇپ قەرداۋى باشچىلىقىدىكى " ياۋرۇپا ئىسلام بىرلىكى مەجلىسى " غەرب ئەللىرىدە، ئىككى ئامېرىكىدا ۋە خەلقى مۇسۇلمان ئەمەس مەملىكەتلەردە ياشاۋاتقان مۇسۇلمانلارنىڭ سالامەتلىك سۇغۇرتىسىغا قاتنىشىشنى زۆرۈرىيەت ياكى جىددىي ئېھتىياج دېگەن ئېتىبار بىلەن دۇرۇس دەپ پەتىۋا بەرگەن.

4 ـ ئىسلام ئەللىرىدە، ئىسلامىي ھەمكارلىق سۇغۇرتىسىدىن باشقا سۇغۇرتىلارنىڭ ھەممىسى ھارامدۇر.

## 1517ـسوئال: سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە قوشۇلۇشقا بولامدۇ؟

قۇرئان كەرىم چۈشكەن، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ياشىغان زامانلاردا، ساھابىلارنىڭ دەۋرىدە، ھەتتا مەشھۇر مەزھەب پېشۋالىرى شەرىئەت ئەھكاملىرىنى تۈرلەرگە ئايرىپ، مەسىلىلەرنىڭ ھۆكۈملىرىنى چۈشەندۈرگەن دەۋرلەردە، سۇغۇرتا دەيدىغان مۇئامىلە ئوتتۇرىغا چىقمىغان ئىدى. شۇڭا قەدىمقى ئىسلامىي كىتابلاردا ھازىرقى زاماندا ئوتتۇرىغا چىققان سۇغۇرتىغا ئائىت ھۆكۈملەرنى ئۇچراتقىلى بولمايدۇ. ھازىر دۇنيادا ھايات سۇغۇرتىسى، ھادىسە ـــ ئاپەتلەر سۇغۇرتىسى، سالامەتلىك سۇغۇرتىسى، ماشىنا سۇغۇرتىسى، دېگەنگە ئوخشاش كۆپلىگەن سۇغۇرتىلار مەۋجۇد. ئىسلام ئۆلىمالىرى بۇ يېڭى مەسىلىگە جاۋاب بېرىش ۋە ھالال ياكى ھاراملىق ھۆكۈمنى ئوتتۇرىغا قويۇش ئۈچۈن جىددىي ئىزدىنىشكە باشلىدى. ئۇلار سۇغۇرتىنى " تىجارىي سۇغۇرتا " ۋە " ئىسلامىي ھەمكارلىق سۇغۇرتىسى" دەپ ئىككىگە ئايرىدى. ئىسلامىي سۇغۇرتىدىن باشقا سۇغۇرتىلارنىڭ ھەممىسىنى بۇ سۇغۇرتا شىركەتلىرىنىڭ پۇل تېپىش ئۈچۈن قوللىنىلغانلىقى ئېتىبارى بىلەن " تىجارىي سۇغۇرتا " دەپ ئاتىدى. شۇنىڭ بىلەن مۇتلەق كۆپ سانىدىكى ئىسلام ئۆلىمالىرى ھازىر دۇنيانىڭ ھەرقايسى جايلىرىدا دەۋر سۈرۈۋاتقان پۈتۈن سۇغۇرتا تۈرلىرىنىڭ ئىچىدىن ئىسلامىي ھەمكارلىق سۇغۇرتىسىدىن باشقىسىنىڭ ھارام ئىكەنلىكىنى ۋە بۇ خىلدىكى سۇغۇرتىلارغا قاتنىشىشنىڭمۇ ھارام ئىكەنلىكىنى قۇرئان كەرىم ۋە سەھىھ ھەدىسلەرنىڭ روھىغا ئاساسلانغان ھالدا، كەسكىن ئوتتۇرىغا قويىدى. بۇ خۇددى قۇرئان

كەرىم بىلەن ھەدىسلاردا ئوچۇق ھۆكۈمى بولمىغان تاماكا بىلەن ئاق زەھەرنى پالاكەتى ۋە زىيىنى سەۋەبىلىك ھارام دەپ بېكىتكەنگە ئوخشاش ئىجتىھادىي ھۆكۈمدۇر.

يېڭى پەيدا بولغان مۇئامىلىلەر ئىچىدە (سۇغۇرتا شىركەتلىرى) دەپ ئاتالغان مۇئامىلە بار بولۇپ، بۇ مۇئامىلە: ھايات سۇغۇرتىسى ۋە ھادىسە ـ ئاپەتلەر سۇغۇرتىسى قاتارلىق بىرقانچە تۈرگە بۆلىنىدۇ. ئۇنداق بولسا بۇ شىركەتلەرنىڭ ھۆكمى نېمە؟ ئىسلام بۇنىڭغا قانداق قارايدۇ؟

بۇ سوئاللارغا جاۋاب بېرىشتىن بۇرۇن سۇغۇرتا شىركەتلىرىنىڭ تەبىئىتىگە، ھەمدە سۇغۇرتىغا قاتناشقان كىشى بىلەن سۇغۇرتا شىركىتىنىڭ مۇناسىۋىتىنىڭ قانداق ئىكەنلىكىگە قاراپ باقايلى. ياكى باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، مۇنداق سوئال قويۇپ باقايلى: سۇغۇرتا شىركىتىدە سۇغۇرتىغا قاتناشقان كىشى سۇغۇرتا شىركىتىگە قاتناشقان بولامدۇ؟ ناۋادا شۇنداق بولىدىغان بولسا، ئىسلام كۆرسەتمىلىرى بويىچە سۇغۇرتىغا قاتناشقان ھەربىر كىشى پايدا ـ زىيان تۇزۇمىگە بوي سۇنۇشى كېرەك.

ھادىسە ـ ئاپەتلەرگە قارشى سۇغۇرتىدا سۇغۇرتىغا قاتناشقۇچى، بىر يىلدا مەلۇم مىقداردا پۇل تۆلەيدۇ. ئەگەر سۇغۇرتا قىلغان دۇكان، زاۋۇت ـ كارخانا، ماشىنا قاتارلىقلار ھادىسە ـ ئاپەتكە ئۇچرىماي سالامەت قالسا، سۇغۇرتا شىركىتى تۆلەنگەن پۇلنىڭ ھەممىگە ئىگە بولغان بولىدۇ ـ دە، ئۇنىڭدىن ھېچنەرسە قايتۇرۇلمايدۇ. ناۋادا ئۇنىڭغا بىر ھادىسە ياكى ئاپەت يۈز بەرسە، كېلىشكەن مىقداردا تۆلەپ بېرىدۇ. بۇ مۇئامىلە تىجارەت ۋە ئۆزئارا شېرىكلىشىش تەبىئىتىدىن ئىنتايىن يىراقتۇر.

ھايات سۇغۇرتىسىغا كەلسەك، ئەگەر 2000 دوللەر مىقدارىدىكى بىر ھايات سۇغۇرتىسى بار دەپ قارىساق، بۇنىڭغا قاتناشماقچى بولغان بىر كىشى بىرىنچى قېتىملىق سۇغۇرتىغا قاتنىشىش پۇلىنى تۆلەپ بولغاندىن كېيىن ئۆلۈپ كېتىپ قالسا، ئۇ كىشى 2000 دوللەرنى تولۇق ئېلىشقا ھەقلىق بولغان بولىدۇ. ناۋادا ئۇ تىجارەت شېرىكى بولغان بولسا، ئۆز پۇلى بىلەن پۇلىنىڭ پايدىسىدىن باشقا نەرسىگە ھەقلىق بولمىغان بولاتتى.

بۇنىڭ ئۈستىگە ئۇ كىشى سۇغۇرتا شىركىتىگە بىر مۇددەت پۇل تۆلەپ بولغاندىن كېيىن بەدەل تۆلىيەلمەي قالسا ياكى سۇغۇرتىدىن چېكىنىشنى خالىسا، بۇرۇن تۆلەپ بولغان بەدەللىرىنىڭ ھەممىنى ياكى كۆپ بىر قىسمىنى زىيان تارتقان بولىدۇ. دېمەك: بۇنداق كېلىشىم ئاز دېگەندە بۇزۇق شەرتنى ئۆز ئىچىگە ئالغان كېلىشىمدىن ئىبارەت بولىدۇ.

"سۇغۇرتا شىركىتى بىلەن سۇغۇرتىغا قاتناشقۇچى ئۆزئارا رازى بولدى، ئۇلار ئۆزلىرىنىڭ مەنپەئەتلىرىنى ئۆزلىرى بىلىشىدۇ" دېگەندەك سۆزلەرنىڭ پەقەت قىممىتى يوق. چۈنكى جازانىدە، ئۆسۈم يېگۈچى بىلەن ئۆسۈم تۆلىگۈچى ھەر ئىككىيلەن رازىلىشىدۇ، قىمار ئوينىغۇچىلارمۇ رازىلاشقان ھالەتتە ئوينايدۇ، لېكىن ئۇلارنىڭ مۇئامىلىلىرى يالغۇز بىر تەرەپنىڭلا پايدىسى، ياكى زۇلۇم ياكى باشقىلارنىڭ ھەققىنى ئورۇنسىز يەۋېلىش قاتارلىقلارنى مەقسەت قىلغاچقا، ئۇلارنىڭ رازىلىقى ئىناۋەتسىز بولىدۇ. دېمەك: ھەرقانداق مۇئامىلىدە ئاساس ــ ئادالەتتۇر. باشقىلارغا زىيان يەتكۈزۈش ھارامدۇر.

### 1518 ـ سوئال: سۇغۇرتا شىركەتلىرى ھەمكارلىشىش قۇرۇلمىلىرىمۇ؟

ئەگەر سۇغۇرتا شىركىتى بىلەن سۇغۇرتىغا قاتناشقۇچى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت ھېچقايسى جەھەتتىن شېرىك بىلەن شېرىكى ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەتكە ئوخشىمىسا،

ئۇلارنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت نېمە مۇناسىۋەتتى بولماقچى؟ بۇ ھەمكارلىشىش مۇناسىۋىتىمۇ يا؟ ئۇنداق بولمىسا بۇ ئورۇنلار بىر گورۇپ ئىئانە قىلغۇچىلار ئۇزئارا بىر - بىرىگە ياردەم قىلىش مەقسىتىدە مەلۇم مىقداردا قاتىدىغان ھەسسىگە تايىنىدىغان ھەمكارلىشىش قۇرۇلمىلىرىمۇ؟

لېكىن ھەرقانداق بىر جامائەت ئۆز ئەزالىرىنىڭ بېشىغا كەلگەن ئاپەتلەرنى بىر تەرەپ قىلىشتا ساغلام ھەمكارلىشىشى ئۈچۈن، بۇ مەقسەتتە توپلىنىدىغان پۇل - ماللارغا بىرقانچە شەرت قويۇلىدۇ:

1- ھەربىر كىشى قېرىنداشلىق ھەققىنى ئادا قىلىش ئۈچۈن ئۆز پۇلىدىن بىر كىشىلىك ھەسسىنى ئىئانە شەكلىدە بېرىشى، مۇشۇنداق توپلانغان پۇللاردىن مۇھتاجلارغا ياردەم قىلىنىشى كېرەك.

2- ئەگەر توپلانغان بۇ مەبلەغنى ئىشقا سېلىپ كۆپەيتمەكچى بولغاندا، ئىسلام يول قويغان ھالال يوللار ئارقىلىقلا ئىشقا سېلىنىشى كېرەك.

3- ھادىسىگە ئۇچراپ قالسا مەلۇم مىقداردا بىر مەبلەغ قايتۇرىۋېلىش شەرتى بىلەن بىرنەرسە ئىئانە قىلىشقا بولمايدۇ. لېكىن جامائەتنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ ئۇنىڭغا جامائەت پۇلىدىن زىياننىڭ ھەممىنى ياكى بىر قىسمىنىڭ ئورنىنى تولۇقلايدىغان بىر مىقداردىكى مەبلەغ بېرىلىدۇ.

4- ئىئانە دېگەن بەدەلسىز بېرىلگەن نەرسە ياكى ياردەمدۇر. ئۇنىڭدىن يېنىۋېلىش ھارامدۇر. ئىئانە قىلىنسا بۇ ھەقتىكى شەرىئەت ھۆكمى رىئايە قىلىنىشى كېرەك.

بەزى ئىسلام ئەللىرىدە ھەمكارلىشىش جەمئىيەتلىرى مۇشۇ شەرتلەرگە ئۇيغۇن پائالىيەت ئېلىپ بارىدۇ. بۇنداق جەمئىيەتلەردە ھەركىشى ئىئانە تەرىقىدە ئايلىق بەدەل تۆلەيدۇ. ئەمما ئۇ، تۆلگەن بەدەللىرىنى قايتۇرىۋالالمايدۇ ياكى ئۇنىڭدىن يېنىۋالالمايدۇ، ياكى بەدەل تۆلگەندە ئاپەتكە ئۇچرىغاندا مەلۇم مىقداردا مەبلەغ قايتۇرۇپ ئېلىشنى شەرت قىلمايدۇ.

سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە بولۇپمۇ ھايات سۇغۇرتىسىغا يۈقىرىدىكى شەرتلەر ھېچقايسى جەھەتتىن ئۇيغۇن كەلمەيدۇ. چۈنكى:

1- سۇغۇرتىغا قاتناشقۇچى شەخسلەر پۇلنى ئىئانە قىلىش مەقسىتىدە بەرمەيدۇ. پۇل تۆلگەندە ئىئانە قىلىش ئۇلارنىڭ خىيالىغىمۇ كېلىپ باقمايدۇ.

2- سۇغۇرتا شىركەتلىرى قولىدىكى پۇل - مەبلەغلەرنى ھارام قىلىنغان جازانە - ئۆسۈم ئىشلىرىدا كۆپەيتىدۇ. مۇسۇلمان كىشى جازانە ئارىلاشقان ئىشقا قاتناشسا بولمايدۇ.

3- سۇغۇرتىغا قاتناشقۇچى شەخس، شەرت قىلىنغان مۇددەت توشقاندىن كېيىن نەچچىگە بۆلەپ تۆلگەن پۇلنىڭ ھەممىنى ئېلىپلا قالماي، ئۇنىڭ بىلەن بىللە بىر مىقدار ئارتۇق پۇلنى قېتىپ ئالىدۇ، بۇ ئۆسۈم بولماي نېمە؟

ھەمدە سۇغۇرتا تۈزۈمىنىڭ ھەمكارلىشىش روھىغا زىت كېلىدىغان تەرەپلىرىدىن بىرى بولسا: قول ئىلكىدە بار بايغا، مۇھتاج كەمبەغەلگە قارىغاندا كۆپرەك بېرىشتۇر. چۈنكى باي شەخس چوڭراق مەبلەغ بىلەن سۇغۇرتىغا قاتنىشىدۇ، شۇڭا ئۆلۈم ياكى ئاپەت يۈزبەرگەندە بايغا كەمبەغەلدىن كۆپرەك نىسبەت بېرىلىدۇ. ئەمەلىيەتتە بولسا، ھەمكارلىشىش دېگەن مۇھتاجغا باشقىلاردىن كۆپرەك بېرىشنى تەلەپ قىلىدۇ.

4- كىمكى سۇغۇرتا كېلىشىمىدىن يانماقچى بولسا، قايتۇرۇپ ئالىدىغان پۇلنىڭ كۆپ قىسمى كېمەيتىلىدۇ، بۇ كېمەيتىش ئىسلام شەرىئىتىدە ئورۇنسىز كېمەيتىشتۇر.

مېنىڭچە: ئاپەتكە قارشى سۇغۇرتا كېلىشىمگە بىرقانچە تۈزىتىش كىرگۈزۈش ئارقىلىق ئۇنى ئىسلامغا ئۇيغۇن مۇئامىلىلەرگە يېقىن بىر شەكىلگە كەلتۈرۈش مۇمكىن. ئۇ بولسىمۇ: (بەدەل ئېلىش شەرتى بىلەن ئىئانە قىلىش كېلىشىمى) بولۇپ، بۇ كېلىشىمگە قاتناشقۇچى شەخس شىركەتكە تۆلەيدىغان پۇلنى كېيىنچە بېشىغا كېلىدىغان بالايى ـ ئاپەتلەرنى يەڭگىللىتىش ئۈچۈن شىركەتتىن پۇل ئېلىش شەرتى بىلەن شىركەتكە ئىئانە قىلىدۇ، بۇنداق مۇئامىلە بەزى ئىسلام مەزھەبلىرىدە جائىزدۇر.

ناۋادا سۇغۇرتا كېلىشىمى ئۇنىڭغا ئۆزگەرتىلسە، ھەمدە شىركەتنىڭ بارلىق مۇئامىلىلىرى جازانە ـ ئۆسۈم ئىشلىرىدىن پۈتۈنلەي خالىي بولسا، بۇنداق كېلىشىم جائىزلىققا يۈزلىنىدۇ. ئەمما ھايات سۇغۇرتىسى مېنىڭچە، ئىسلام يول قويغان مۇئامىلىلەردىن خېلىلا يىراق.

**1519ـ سۇئال: ئىسلامىي سۇغۇرتا ئۇقۇمى**

ئىسلامنىڭ بۈگۈنكى سۇغۇرتا شىركەتلىرىنىڭ ھازىرقى شەكلى ۋە ھازىرقى مۇئامىلىلىرىگە قارشى تۇرغانلىقى، ئىسلامنىڭ سۇغۇرتا قىلىش (ئامانلىققا كاپالەتلىك قىلىش) مەسىلىسىگە تۈپتىن قارشى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرمەيدۇ. ئەكسىچە، ئىسلام ھازىرقى سۇغۇرتا تۈزۈمىگە مەزمۇن ۋە ئۇسۇل جەھەتتىن قارشى كېلىدۇ. ئەمما، ئىسلامنىڭ مۇئامىلە تۈزۈمىگە زىت كەلمەيدىغان باشقىچە سۇغۇرتا قىلىش ئۇسۇللىرى تېپىلسا، بۇنداق ئەھۋالدا ئىسلام ئۇنى قوللاپ قارشى ئالىدۇ.

ئىسلامىي سۇغۇرتا ــ بىر تۈركۈم كىشىلەرنىڭ پايدىنى كۆزلىمەستىن، ئىئانە تەرىقىسىدە مەلۇم مىقداردىن پۇل تۆلەشكە كېلىشىشى بىلەن قۇرۇلىدىغان مۇئەسسەسە بولۇپ، بۇ مۇئەسسەسەگە ئەزا بولغانلاردىن زىيان ــ زەخمەتلەرگە يولۇققانلارنى قۇتقۇزۇشنى مەقسەت قىلىدۇ. بۇ خىلدىكى مۇئەسسەسە ھەمكارلىق سۇغۇرتىسى دەپمۇ ئاتىلىدۇ.

**1520ـ سۇئال: ئىسلامىي سۇغۇرتىنىڭ شەرتى**

ئىسلامى سۇغۇرتا تۆۋەندىكى ئىككى شەرتكە توشقان بولىدۇ:

1 ـ سۇغۇرتىغا ئىشتىراك قىلماقچى بولغان ھەر قانداق كىشىنىڭ مەلۇم مىقدار پۇلنى ئىئانە شەكلىدە سۇغۇرتىغا بېرىشى، توپلانغان ياكى شەرئى قانۇنلۇق يوللار بىلەن ئۆستۈرۈلگەن پۇللاردىن ئەزالاردىن ھادىسىگە ئۇچرىغان ياكى زىيانغا ئۇچرىغانلارنىڭ، شۇنداقلا جەمئىيەتتىكى مۇھتاجلارنىڭ، جىددىي قۇتقۇزۇشقا ھاجەت بولغانلارنىڭ پايدىلىنىشىنى مەقسەت قىلىشى.

2 ـ سۇغۇرتىغا ئەزا بولغۇچىلارنىڭ ئەگەر ھادىسىگە ئۇچراپ قالسا ياكى قايسىبىر سەۋەب يۈزىسىدىن بەرگەن پۇلىدىن مەلۇم مىقدارنى قايتۇرۇپ ئېلىشنى شەرت قىلماسلىقى لازىم. ناۋادا ئەزالاردىن بىرەرسى ھادىسىگە ياكى ئىقتىسادىي بۆھرانغا ئۇچرىسا، توپلانغان پۇلدىن ئۇنىڭ ئۇچرىغان زىيىنىنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنىڭ ئورنىنى تولدۇرالىغۇدەك مىقدار بېرىلىدۇ. بۇ شۇ كىشىنىڭ ئەھۋالىغا قاراپ بەلگىلىنىدۇ. بەزى ئىسلام ئەللىرىدە « ھەمكارلىق جەمئىيەتلىرى» دەپ ئاتالغان جەمئىيەتلەر بۇ شەرتلەرگە ئۇيغۇن پائالىيەت ئېلىپ بارماقتا. بۇنداق جەمئىيەتلەردە ھەر كىشى ئىئانە تەرىقىسىدە ئايلىق بەدەل تۆلەيدۇ. ئەمما تۆلىگەن بەدەللىرىنى قايسىبىر سەۋەب بىلەن قايتۇرۇپ ئالمايدۇ ياكى ھادىسىگە ئۇچرىسا قايتۇرۇپ ئېلىشنى شەرت قىلمايدۇ. يۇقىرىقى شەرتلەرگە ئۇيغۇن بولغان ئىسلامىي سۇغۇرتا ھازىرقى سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە ھېچبىر تەرەپتىن ئوخشىمايدۇ. ھازىر دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدا، خۇسۇسەن ياۋروپا ئەللىرىدە دەۋر سۈرۈۋاتقان بارلىق سۇغۇرتا شىركەتلىرى پايدىنى ئاساسلىق مەقسەت قىلىدىغان «

تىجارىي» مۇئەسسەسەلەر بولۇپ، ئىسلامىي سۇغۇرتا تۈزۈمگە تولۇقى ئوخشىمايدۇ. چۈنكى ئىسلامىي سۇغۇرتىنىڭ غايىسى پايدا ئېلىش ئەمەس، بەلكى خالىسانە خىزمەت قىلىشتۇر.

**1521ـ سوئال: ئىسلامىي سۇغۇرتا بىلەن تىجارىي سۇغۇرتىلا رنىڭ پەرقى**

ئىسلامىي سۇغۇرتا بىلەن تىجارىي سۇغۇرتىلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇھىم پەرقلەر تۆۋەندىكىچە:

1ـ ئىسلامىي ھەمكارلىق سۇغۇرتىسىدا سۇغۇرتا شىركىتى ئۆزى ئۈچۈن پايدا ئېلىشنى كۆزلىمەيدۇ. بەلكى چىققان پايدىنى ئەزالارغا ئۇلارنىڭ قوشقان پۇلىنىڭ نىسبىتىگە قاراپ بۆلۈپ بېرىدۇ ئەمما تىجارىي سۇغۇرتا شىركەتلىرى پايدا ئېلىش ئۈچۈن قۇرۇلىدۇ ۋە ئىشلەيدۇ.

2ـ ئىسلامى سۇغۇرتىنىڭ غايىسى ئەزالىرى ئوتتۇرىسىدا ھەمكارلىقنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش بولسا، تىجارىي سۇغۇرتىلارنىڭ غايىسى ئەزالىرىنىڭ ھېسابىغا پايدا تېپىشنى غايە قىلىدۇ.

3 ـ ئىسلامىي سۇغۇرتا شىركىتىدە ئەزالار شۇ شىركەتنىڭ شېرىكلىرى ھېسابلىنىدۇ. شىركەت قانۇنلۇق يوللار ئارقىلىق تاپقان پايدىغا شېرىك بولۇپ، نېسىۋىلىرىنى ئالىدۇ. ئەمما تىجارىي سۇغۇرتا شىركەتلىرىدە ئەزالار شېرىك ھېسابلانمايدۇ. نەتىجىسىدە، شىركەتنىڭ پايدىسىغا ئارىلىشالمايدۇ.

4 ـ ئىسلامى سۇغۇرتا شىركىتىدە پۇل پۈتۈن ئەزالارنىڭ مۈلكى ھېسابلىنىدۇ. ئەمما تىجارىي شىركەتلىرىدە پۇل پەقەت شىركەتنىڭ مۈلكى ھېسابلىنىدۇ.

5ـ ئىسلامىي سۇغۇرتىغا ئىشتىراك قىلغۇچىلار جەمئىيەت ئەزالىرى ئوتتۇرىسىدا ھەمكارلىق ۋە خەيرىيەتنى مەقسەت قىلغانلىقتىن، بەرگەنلىرىنى بەدەلسىز بېرىدۇ. ئەمما تىجارىي سۇغۇرتا شىركەتلىرىگە سۇغۇرتا قىلىش خۇددى قىمارغا ئوخشاشلا بىر ئىش. سۇغۇرتا قىلغۇچىلاردىن بەزىلەر تۆلىگەن پۇلىنىڭ پايدىسىنى ھېچ كۆرەلمىسە بەزىلەر تۆلىگىنىدىن ھەسسىلەپ ئارتۇق پايدىلىنىدۇ. مانا بۇ ئادالەتسىزلىك بولۇپ ئىسلام دىنىي قايسى شارائىتتا ۋە قايسى يول بىلەن بولمىسۇن ئادالەتسىزلىك قىلىشقا يول بەرمەيدۇ. بەزىلەر دېيىشى مۇمكىن: " سۇغۇرتىغا قاتناشقان ئادەم پايدا ــ زىيانغا رازى بولۇپ قاتنىشىدۇ، مۇبادا سۇغۇرتىدىن ھېچ پايدىلىنالمىسىمۇ رازى بولىدۇ ئەمەسمۇ؟ " دەيمىزكى، ئۆسۈم مۇئامىلىسى قىلغانلارمۇ ئۆزئارا رازى بولۇشۇپ قىلىدۇ، زىنا قىلغانلارمۇ رازى بولۇشۇپ قىلىدۇ، ئەمما ئاللاھ تائالا بۇ قىلىقلاردىن رازى بولمايدۇ ئەمەسمۇ؟ !

6 ـ ئىسلامىي ھەمكارلىق سۇغۇرتىسىدا پۇل ــ مال شەرئى قانۇنلۇق يوللار ئارقىلىق ئۆستۈرىلىدۇ. ئەمما تىجارىي سۇغۇرتىلاردا پۇل ــ مال ئۆسۈم مۇئامىلىسىنى ئاساس قىلغان ھالدا ئۆستۈرىلىدۇ.

**1522ـ سوئال: ئىسلام دۆلىتىنىڭ پۇخرالىرىنىڭ ئامانلىقىغا كاپالەتلىك قىلىش ئۇسۇلى**

ئىسلام، ئىسلام دۆلىتىگە تەۋە بولغانلارنىڭ ئامانلىقىغا ئۆزىگە خاس ئۇسۇل بىلەن كاپالەتلىك قىلغان. بۇنداق كاپالەتلىك قىلىش يا جەمئىيەت ئەزالىرىنىڭ ئۆزئارا بىر ـ بىرىگە كاپالەتلىك قىلىشى ئارقىلىق ياكى ھۆكۈمەت ۋە دۆلەت خەزىنىسى ئارقىلىق بولىدۇ. چۈنكى، دۆلەت خەزىنىسى ئىسلام ھۆكۈمرانلىقى ئاستىدىكى بارلىق گەرەجدانلار ئۈچۈن ئومۇمىي سۇغۇرتا شىركىتىدۇر.

ئىسلام شەرىئىتىدە يەنە: شەخسلەرنى ئاپەت يۈز بەرگەندە ئامان قىلىش، ئۇلارنىڭ بېشىغا كەلگەن بالايى ـ ئاپەتلەرنىڭ تەسىرىدىن ھالقىپ ئۆتۈپ كېتىشكە كاپالەتلىك قىلىش تۈزۈمى بار. بىز يۇقىرىدا بالايى ـ ئاپەتكە ئۇچرىغان كىشى باشقىلاردىن ياردەم سورىسا بولىدىغانلىقىنى بايان

قىلىپ ئۆتتۇق، بۇنىڭغا ئاساسەن بىر شەخس بالايى ـ ئاپەتكە ئۇچرىسا، زىياننىڭ ھەممىنى ياكى بىر قىسمىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ھۆكۈمەتتىن ياردەم سورىسا بولىدۇ. شۇنىڭدەك، ئۆلگەندىن كېيىن ۋارىسلارنى ئامان قىلىش تۈزۈمىنى شۇ ھەدىستە ئېنىق كۆرۈۋالالايمىز:

ئىسلام ئۆز ئەۋلادلىرىنى ئامان قىلىش ئۈچۈن بەلگىلىگەن تۈزۈملىرىنىڭ ئەڭ كاتتىسى بولسا: زاكات بېرىلىدىغانلار قاتارىدىكى قەرزگە بوغۇلۇپ قالغانلار ئۇلۇشىدۇر. بۇرۇنقى ئالىملىرىمىزنىڭ بەزىلىرى قەرزگە بوغۇلۇپ قالغۇچى دېگەن سۆزنى: ئۆيى كۆيۈپ كەتكەن ياكى پۇل ـ مېلىنى كەلكۈن ئاپتى ۋەيران قىلىۋەتكەن ياكى تىجارىتىنى ئاپەت ۋەيران قىلغان ياكى شۇنىڭغا ئوخشاش كىشى دەپ چۈشەندۈرگەن.

بەزى فەقىھلەر بۇنداق كىشىگە، بۇرۇنقى ھالىتىگە قايتىپ قەددىنى رۇسلىۋېلىشى ئۈچۈن زىيىنى نەچچە مىڭ بولسىمۇ زاكات پۇلىدىن بېرىلسە بولىدۇ دەپ قارىغان.

## 1523ـ سوئال: بانكانىڭ پەيدا بولۇشى

بانكىنىڭ قاچان پەيدا بولغانلىقى ھەققىدە ئېنىق بىر نېمە دېيەلمەيمىز. بىراق مىلادىدىن ئىككى مىڭ يىل بۇرۇن بابىلۇنلۇقلارنىڭ مال مۈلكىنى ساقلاش ئۈچۈن ئىبادەتخانىلىرىنى بانكا سۈپىتىدە قوللانغانلىقىنى بىلىمىز. راھىپلار بۇ مال مۈلۈكنى قوغداش مەسئۇلىيىتىنى ئۆز ئۈستىگە ئالغان ئىدى. بانكىچىلىق رۇم ئىمپېراتورلۇقى دەۋرىدە كەڭ تارقالغان ئىدى. گەرچە بۇ بانكىلار، پۇل تېگىشىش ۋە پۇل قەرز بېرىش خىزمىتى ئۆتىيەلمىگەن تەقدىردىمۇ.

## 1524ـ سوئال: بانكىنىڭ خىزمەت ئۆتۈشىگە كۆرە تۈرلىرى

بانكا پەقەت بىزنىڭ مەنپەئەت ئۈچۈنلا تەسىس قىلىنغان دەپ قارىغۇچىلارنىڭ ئېيتىقىندەك، سودا سانائەت بانكىسى، يېزا ئىگىلىك بانكىسى، سانائەت بانكىسى، ھاۋالە قىلىش بانكىسى، مەبلەغ سېلىش بانكىسى، مەركىزى بانكا، دۇنيا بانكىسى قاتارلىق بانكىلار بولسىمۇ، بىز ئۇنى تۆت تۈرگە يىغىنچاقلايمىز.

بىرىنچى: قەرەللىك مەبلەغ سېلىش بانكىسى. بۇ بانكا قەرز بېرىش، ئىقتىسادى مۇئامىلە قاتارلىق خىزمەتلەرنى ئۆتەيدۇ. سودا سانائەت بانكىسىمۇ بۇ بانكىنىڭ دائىرىسى ئىچىگە كىرىدۇ.

ئىككىنچى: قەرەلسىز مەبلەغ سېلىش بانكىسى. بۇ بانكا قەرەلسىز قەرز بېرىش ۋە ئىقتىسادىي مۇئامىلە قاتارلىقلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ.

ئۈچىنچى: مەركىزىي بانكا. مەركىزىي بانكا دۆلەتنىڭ شۇ بانكىنىڭ مال مۈلكىگە ۋەكىللىك قىلىش، قوغداش ئۈچۈن ئىنشا قىلىنغان مۇئەسسەسە بولۇپ، مۇئەسسەسە پۇل چىقىرىش، دۆلەتنىڭ ئالتۇن كۆمۈشلىرىنى زاپاس ساقلاش، ئامانەت قويۇلغان پۇللارنى ساقلاش، باھا مۇقىملىقىنى ساقلاش.... قاتارلىق ۋەزىپىلىرىنى ئۆتەيدۇ. شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا، دىسكوتىلاشنى قولايلاشتۇرۇپ، كېپىللىك ئاساسىدا قىسقا مەزگىللىك ئۆسۈملۈك قەرز پۇل بېرىش .... قاتارلىق خىزمەتلەرنى ئۆتەيدۇ. مەركىزىي بانكا دۆلەتنىڭ پۇل مۇئامىلە سىياسىتىگە رىياسەتچىلىك قىلىدۇ. جۈملىدىن مەركىزىي بانكا، ئامما (خەلق) بىلەن مۇئامىلە قىلماستىن، بەلكى دۆلەت ۋە باشقا بانكىلار بىلەن مۇئامىلە قىلىدۇ.

تۆتىنچى: خەلقئارا بانكا. خەلقئارا بانكا، خەلقئارانىڭ كېلىشىم ھاسىل قىلغان دۆلەتلەرنىڭ ئۆز ئارا ھەمكارلىق ئاساسىدا ئورتاق گۈللەندۈرۈش مەقسىتىدە قۇرۇپ چىققان بانكىدۇر. خەلقئارا بانكا ئىككىنچى دۇنيا ئۇرۇشىدىن كېيىن تەسىس قىلىنغان خەلقئارالىق بىرمۇئەسسەسە بولۇپ،

غايىسى خەلقئارا مەھسۇلاتلىرىغا كاپالەتلىك قىلىشتىن ئىبارەت. بەلگىلەنگەن بانكىنىڭ كاپىتالى 21 مىليارت دوللار، بۇنىڭدىن تەخمىنەن 18.5 مىليارت دوللار تىزىمغا ئېلىنىپ، 2 مىليارت دوللار تاپشۇرلمىدى. قالغىنى تەلەپ بويىچە قېلىپ قالدى. بانكا بۇنى تىزىمغا ئالدۇرغان دۆلەتلەر زۆرۈر تېپىلغاندا، كىرزىسقا قارشى تۇرۇش ئۈچۈن ياكى ئۇرۇشتا ۋەيران بولغان دۆلەتلەرنى قايتىدىن قۇرۇپ چىقىش ۋە گۈللەندۇرۇش ئۈچۈن ئالىدۇ. خەلقئارا بانكا پەقەت قەرزنى كېيىن قايتۇرۇپ بېرەلەيدىغان دۆلەتكىلا بېرىدۇ، قايتۇرۇپ بېرەلمەيدىغان دۆلەتكە قەرز بەرمەيدۇ.

### 1525-سۇئال: بانكىنىڭ پۇل مۇئامىلە ئىشلىرىغا كۆرە تۈرلىرى

بانكىلارنى پۇل مۇئامىلە سىستېمىغا ئاساسەن ئىككى تۈرگە ئايرىشىمىز مۇمكىن: ئۆسۈم بانكىسى، ئۆسۈمسىز بانكا (ئىسلام بانكىسى)

### 1526-سۇئال: ئۆسۈم بانكىسى

ئۆسۈم بانكىسى كىشىلەرنىڭ ئامانەت پۇللىرىنى قوبۇل قىلىپ، مەلۇم پايدا بىلەن قايتۇرىدۇ. شۇنىڭدەك، بۇ بانكا توپلانغان ئامانەتلەر سودىگەر ۋە قول ساناتئەتچىلەردىن ئىبارەت قەرز تەلەپ قىلغۇچىلارغا بېرىدۇ ھەمدە ئۇلاردىن ئامانەت قويغۇچىلارغا بەرگەندىنمۇ كۆپرەك پايدا ئالىدۇ. ئىككىنىڭ ئوتتۇرىسىدىكى پەرق بانكىنىڭ پايدىسىدۇر. بانكىغا قويۇلغان ئامانەت قەرزدىن ئېشىپ قالسا، بۇ بانكا، ئېشىپ قالغان ئامانەتنى مەلۇم مىقدارىدىكى بىر پايدا ئۈچۈن باشقا بىر بانكىغا ئامانەت قويىدۇ. باشقا بانكىمۇ شۇنداق قىلىدۇ-دە، نەتىجىدە ئېشىپ قالغان ئامانەتلەر، ۋەيران قىلىش خاراكتېرلىك قۇرال ياراق ئىشلەپچىقىرىدىغان ياكى بۇ خىل ئۇسۇل ئارقىلىق ئىسلام دۇنياسىنى خانىۋەيران قىلىدىغان بىر تۈركۈم يەھۇدىيلارنىڭ كونتروللىقىدىكى دۇنيا شىركەتلىرىنىڭ چونتىكىگە چۈشۈپ كېتىدۇ. بۇنىڭدىن شۇنى كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، ئۈچىنچى دۇنيا ئەللىرى ھېسابلانغان ئىسلام ئەللىرىمۇ ئىشتىراك قىلغان چەتئەللەردىكى گۈللىنىش ھەرىكەتلىرىنىڭ كۆپىنچىسى، ئۆسۈم بانكىلىرىغا ئامانەت قويۇش ۋاستىسى ئارقىلىق پۈتۈن مال مۈلۈكنى بۈيۈك خەلقئارا بانكىلىرىغا تۆكىدۇ.

### 1527-سۇئال: جازانىنىڭ زىيان زەخمەتلىرى

مۇتەپەككۇرلار ۋە باشقا يازغۇچىلار تەپسىلى توختالغانلىقتىن، بىز جازانىنىڭ زىيان زەخمەتلىرى ھەققىدە كۆپ توختالمايمىز، پەقەت ئۇنىڭدىن غاپىل بولۇپ قېلىشمىزنىڭ قەتئىي جائىز بولمايدىغانلىقى ھەققىدە بىر ئاز نەزەر دائىرىمىزنى ئاغدۇرماقچىمىز. ھالبۇكى بىز ئۆسۈم بانكىسى ھەققىدە توختىلىۋاتىمىز. ئۆسۈم بانكا سىستېمىسىغا نەزەر تاشلايدىغان بولساق، بۇ سىستېمىنىڭ ئىنسانلار ۋە جەمئىيەتكە ئىنتايىن زىيانلىق ئىكەنلىكىنى كۆرىۋالالايمىز.

### 1528-سۇئال: ئۆسۈم ئاساسىغا قورۇلغان بانكىلارنىڭ ئىشلىرىنىڭ ھاراملىقىنىڭ بايانى

كۈنىمىزدىكى بەزى ئالىملار قىلغان سۆزىنىڭ توغرا ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلايدىغانغا ھېچقانداق دەلىل پاكىتى يوق تۇرۇپ ۋە قۇرۇق پەلسەپەلەرگە تايىنىپ تۇرۇپ بانكىلارغا پۇل قويۇپ ئۇنىڭدىن ئالغان پايدا ھالالدۇر، دېگەن كۆز قاراشقا كەلدى. ئەمما بۇ تۈردىكى ئالىملارنىڭ قىلغان بۇ دەۋاسى ئورۇنسىز دەۋادۇر. چۈنكى بانكىغا پۇل قويۇش، پايدا قايتۇرۇشنى شەرت قىلىپ بەرگەن قەرزلەر قاتارىدىن ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا بانكىدا پۇل قويۇش نەرسىنىڭ بەدىلىنى نېسى قىلىش جازانىسىنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. نەرسىنىڭ بەدىلىنى نېسى قىلىش جازانىسى قۇرئان، ھەدىس ۋە بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىكى بىلەن ھارام قىلىنغاندۇر. بۇ جازانىنىڭ ھاراملىقىدا بۇرۇنمۇ ۋە ھازىرمۇ

ھېچبىر مۇسۇلمان شەك قىلمايدۇ. بانكىدا پۇل قويۇشنىڭ ئىسمى بولمىسىمۇ ماھىيىتى ۋە ھەقىقىتى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدىمۇ بار ئىدى. بىرەر ئىشنىڭ پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ زامانىدا ئىسمىنىڭ بولمىغانلىقى ئۇنىڭ ھۆكمىنى ئۆزگەرتىۋېتەلمەيدۇ. چۈنكى، ھەر قانداق ئىشتا ئېتىبارغا ئېلىنىدىغىنى خۇددى ئۇسۇل ئالىملىرىنىڭ دېگىنىدەك ئۇ ئىشنىڭ ئىسمى ئەمەس ئۇنىڭ ماھىيىتى ۋە ھەقىقىتىدۇر.

**1529ـ سوئال: ئۆسۈم بانكا سىستېمىسىنىڭ شەخسكە (ئىنسانلارغا) بولغان زىيىنى**

بۇسىستېمىنىڭ ئىنساننى بېخىل، مەسئۇلىيەتنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشتىن قورقىدىغان، بانكىغا پۇل ئامانەت قويسا، پەقەت پايدا ئېلىش ئۈچۈنلا قويىدىغان قىلىپ قويىدۇ. مەسئۇلىيەتسىزلىك ئادىتىنى ئۆزىگە يېتىلدۈرگەن ئادەم پۇتكۇل ھاياتىدا مەغلۇبىيەتكە دۇچ كېلىدۇ. ئائىلىنىڭ، بالا چاقىلىرىنىڭ، خىزمىتىنىڭ، دوست بۇرادەرلىرىنىڭ ۋە بارلىق چىقىملىرىنىڭ مەسئۇلىيىتىدىن باش تارتقان ئادەم مەغلۇبىيەتكە يۈز تۇتقان ئادەمدۇر. بۇ سىستېما يەنە كىشىلىك تەشەببۇسكارلىقنى يوقىتىشقا سەۋەبچى بولىدۇ. چۈنكى ئىنسانلار پۇلنى بانكىغا ئامانەت قويغان چاغدا، ئەقلى ھۇشىنى يوقىتىپ، پۇلدىن قانداق پايدىلىنىشنى خىيالىغىمۇ كەلتۈرمەيدۇ. ناۋادا بۇ پۇللاردىن ئۆزى پايدىلانسا ئىدى، تېخىمۇ كۆپ پايدىغا ۋە تېخىمۇ كۆپ ئەقىل پاراسەتكە ئىگە بولغان بولاتتى. قىسقىسى، بۇ ھەقتە تولىمۇ ئەھمىيەتكە ئىگە بىر ھالقىنى تۇتىۋالغان بولاتتى. كىشىلىك تەشەببۇسكارلىق بىلەن ئىقتىساد گۈللىنىپ، ئىشچىلارنىڭ تەجرىبە ۋە ئىقتىدارى كۆڭدىن كۆڭگە ئاشىدۇ. بۇ سىستېما يەنە ئۇرغۇنلىغان تىجارەتچىلەر ۋە كارخانىچىلارنىڭ ھالاك بولىشىغا سەۋەبچى بولىدۇ. ناھايىتى روشەنكى، كۆپلىگەن سودا سانائەتچىلەر بىلەن كەڭ كارخانىچىلار تەبىئى ھالىتىدىن ھالقىپ كەتكەن بانكىلارغا ئىشىنىپ كېتىپ ئېچىنىشلىق ھالدا ۋەيران بولغان.

**1530ـ سوئال: ئۆسۈم بانكىسىنىڭ ئىجتىمائىي ۋە ئىقتىسادىي جەھەتتىكى زىيىنى**

بۇ سىستېما مەھسۇلاتلارنىڭ ئادەتتىن تاشقىرى ئىشلەپچىقىرىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. بانكا ئۆزگىرىشچانلىق بىر ھالەتنى كەلتۈرۈپ چىقارغانلىقتىن، كارخانىچىلار كۆپلەپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدۇ. زۆر ھەجىملىك مەھسۇلاتقا بازارنىڭ ئېھتىياجى بولمىغانلىقتىن ئاقىۋەت كىرىزىس يۈز بېرىدۇ. ھالبۇكى مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان دۆلەتلەر كۆپ بولغانلىقتىن مەھسۇلاتلارنى ئىستېمال قىلىدىغان ئىقتىسادىي بازارلارنى ھازىرلاش ئۇنچىۋالا ئاسان ئەمەس. مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان دۆلەتلەرنىڭ كۆپ بولىشى خەلقئارادا كىرزىس پەيدا قىلىپ، بۇ كىرزىس ئۇرۇشقا سەۋەبچى بولىدۇ. بىرىنچى ۋە ئىككىنچى دۇنيا ئۇرۇشلىرىنىڭمۇ يۈز بېرىشى قانداقتۇر سىياسىي جەھەتتىن ئەمەس، بەلكى ئىقتىسادى جەھەتتىن بولغانلىقى ھەممىمىزگە ئايان. (ھجرىيە) 1411 ـ يىلىدىكى قولتۇق ئۇرۇشىمۇ شۇنداق. بۇ سىستېما تەييار تاپلىق ۋە ئىشسىزلىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. چۈنكى پۇلدارلار ۋە بايلار پۇللىرىنى كاپالەت سوممىسىغا بانكىلاردا ئامانەت قويۇپ، تۇراقلىق رىزىق مەنبەسىنىڭ كاپالىتى قىلىۋالىدۇ-دە، بۇ نەتىجىدە ئەمگەكتىن باش تارتىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئەمگەكتىن باش تارتىش نۇرغۇنلىغان زىيان زەخمەتلەرنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. جۈملىدىن ھۇرۇنلۇق، تەييارتاپلىقتا ئادەتلىنىۋېلىش. بۇنىڭ ئاقىۋىتى پۈتمەس تۈگمەس بالايى ئاپەتتۇر. مەسىلەن: ئالتۇندەك قىممەتلىك ۋاقىتلىرىنى بىھۇدە ئۆتكۈزۈۋېتىش. بۇ سىستېما مۇسۇلمانلارغا قارشى كاپىرلارنى كۈچلەندۈرۈپ قويىدۇ. ئۆز نۆۋىتىدە

دەپ ئۆتكىنىمىزدەك دۇنيانىڭ ھەر قايسى جايلىرىدىكى ئۆسۈم بانكىلىرىغا ئامانەت قويۇلغان پۇل مال يەھۇدىيلارنىڭ كونتروللىقىدىكى چەكلىك چەتئەل بانكىلىرىغا سەلدەك ئېقىپ، ئاقىۋەت مۇسۇلمانلارنى ۋەيران قىلىپ، ئۇلارنىڭ دۈشمەنلىرىنى كۈچەيتىدۇ.

### 1531-سۇئال: جازانىنىڭ ئىسلامدىكى ھۆكمى

جازانە ئىسلام دىنىدا قەتئىي ھارام. ئاللاھ ئىككى تۈرلۈك ئۇسۇلنىڭ بىرىنىڭ ئەڭ پايدىلىق، يەنە بىرىنىڭ ئەڭ خەتەرلىك ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ، ئىككىنچى تۈرلۈك ئۇسۇل بىلەن شۇغۇللانغۇچىنىڭ ئاللاھقا قارشى جەڭ ئېلان قىلغۇچى ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرىغا قويىدى. «جازانە، ئۆسۈم يېگەن ئادەملەر (قىيامەت كۈنى گۆرلىرىدىن) جىن چېپىلىپ قالغان ساراڭ ئادەملەردەك قوپىدۇ. بۇ شۇنىڭ ئۈچۈنكى، ئۇلار ئاللاھ ھارام قىلغان ئىشنى ھالال بىلىپ: "سودا سېتىق جازانىگە ئوخشاش (جازانە نېمىشقا ھارام بولىدۇ؟) "دېدى. ئاللاھ سودا سېتىقنى ھالال قىلدى. جازانىنى (بەدەلسىز بولغانلىقى، شەخسكە ۋە جەمئىيەتكە زىيانلىق بولغانلىقى ئۈچۈن) ھارام قىلدى. كىمكى پەرۋەردىگارى تەرىپىدىن ۋەز نەسىھەت كەلگەندىن كېيىن (يەنى جازانە مەنئى قىلىنغاندىن كېيىن ئۇنىڭدىن) يانسا، بۇرۇن ئالغىنى ئۆزىنىڭ بولىدۇ. ئۇنىڭ ئىشى ئاللاھقا تاپشۇرۇلىدۇ (يەنى ئاللاھ خالىسا ئۇنى كەچۈرىدۇ، خالىسا جازالايدۇ). قايتا جازانە قىلغانلار ئەھلى دوزاخ بولۇپ، دوزاختا مەڭگۈ قالىدۇ. ئاللاھ جازانىنىڭ (بەرىكىتىنى) ئۇچۇرۇۋېتىدۇ. سەدىقىنىڭ (بەرىكىتىنى) زىيادە قىلىدۇ. ئاللاھ ھەر بىر ناشۈكۈر(يەنى جازانىنى ھالال سانىغۇچى) گۇناھكارنى دوست تۇتمايدۇ. ئىمان ئېيتقان، ياخشى ئەمەللەرنى قىلغان، ناماز ئوقۇغان ۋە زاكات بەرگەن كىشىلەر پەرۋەردىگارىنىڭ دەرگاھىدا(چوڭ) ساۋابقا ئېرىشىدۇ. ئۇلارغا (ئاخىرەتتە) قورقۇنچ ۋە غەم قايغۇ بولمايدۇ. ئى ئىمان ئېيتقان كىشىلەر! (ھەقىقى) مۆمىن بولساڭلا، ئاللاھ (نىڭ ئەمرىگە مۇخالىپەتچىلىك)قىلىشتىن ساقلىنىڭلار. (كىشىلەرنىڭ زىممىسىدە قېلىپ قالغان جازانىنى (يەنى ئۆسۈمنى) ئالماڭلار، ئەگەر ئۇنداق قىلساڭلار، بىلىڭلاركى، ئاللاھ ۋە ئۇنىڭ رەسۇلى سىلەرگە ئۇرۇش ئېلان قىلىدۇ. ئەگەر (جازانە قىلىشتىن) تەۋبە قىلساڭلار، (قەرز بەرگەن) سەرمايەڭلار ئۆزەڭلارغا قايتىدۇ، باشقىلارنى زىيان تارتقۇزمايسىلەر. ئۆزەڭلارمۇ زىيان تارتمايسىلەر » ( بەقەرە سۈرىسى 275 ـ 276 ئايەتلەر).

جازانە (ئۆسۈم) يەقەت يېگۈچىگىلا ھارام بولۇپ قالماستىن، بەلكى جازانىنى يېگۈچى، يېدۈرگۈچى، جازانىنى يېيىش يېدۈرۈشتە ئىشتىراك قىلغۇچى ۋە جازانىگە ياردەم بەرگۈچى قاتارلىقلارنىڭ ھەممىسىگە ئورتاق ھارامدۇر. جابىر ئىبنى ئابدۇللاھ مۇنداق دەپ رىۋايەت قىلىدۇ: "پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام جازانە يېگۈچى، يېدۈرگۈچى، جازانە يازغۇچى ۋە جازانىغا گۇۋاھلىق بىرگۈچىگە ئاللاھ لەنەت قىلغان.

### 1532ـ سۇئال: قەرز ھۆججەتلىرىنىڭ ھاراملىقىنىڭ بايانى

قەرز ھۆججەتلىرىدىن بولسا، شىركەتلەر مەلۇم مىقداردا ئۆسۈم بېرىش شەرتى بىلەن كىشىلەردىن ئالغان قەرزلەر ئۈچۈن كىشىلەرگە بەرگەن ھۆججەتلەر يەنى چەك كۆزدە تۇتۇلىدۇ. كىشىلەر بۇ ھۆججەتنى خۇددى پۇلنىڭ ئورنىدا ئىشلىتىدۇ. بەزى ۋاقىتتا شىركەت ئىشلىرىنى كېڭەيتمەكچى بولغاندا ياكى بىرەر ئىقتىسادىي قىيىنچىلىققا دۇچ كەلگەندە مەبلەغكە مۇھتاج بولۇپ قالىدۇ ۋە ھەتتا شېرىكلەرنىڭ شىركەتتىكى پېيىنىڭ ئازلاپ كېتمەسلىكى ئۈچۈن شىركەت يېڭى شېرىكلەرنىڭ شىركەتكە مەبلەغ سېلىشىنى خالىمايدۇ. شۇنىڭ بىلەن شىركەت ئۇ

مەبلەغنى كىشىلەردىن قەرز ئېلىش يولى بىلەن تېپىشقا مەجبۇر بولۇپ قالىدۇ. شىركەت كىشىلەرنى پۇللىرىنى شىركەتكە قەرزگە بېرىپ تۇرۇشقا رىغبەتلەندۇرۇش ۋە ئۇلارنىڭ غەم ئەندىشىسىنى يوقۇتۇش ئۈچۈن ئۇلارغا قەرز ھۆججىتى تارقىتىدۇ. قەرز ھۆججىتى مۇنداق ئىككى خىل يول بىلەن تارقىتىلىدۇ.

1. پۇل ئىگىلىرىگە قەرزگە بەرگەن پۇللىرى ئۈچۈن مەلۇم مىقداردا ئۆسۈم پۇل بېرىشكە پۈتۈشۈش ئارقىلىق بولىدۇ.

2. قەرز ئىگىلىرىگە بەرگەن قەرز ھۆججىتىنى يەنى چەكنى خۇددى پۇلنىڭ ئورنىدا ئۆتىدىغان قىلىش ئارقىلىق بولىدۇ. بۇ ھالدىمۇ شىركەت قەرز ئىگىلىرىگە يەنە مەلۇم مىقداردا ئۆسۈم بېرىدۇ. ئۆسۈم ئېلىپ قەرز بېرىشنى ئىسلام دىنى ھارام قىلغاندۇر. شۇڭا شىركەتكە قەرز ھۆججىتىگە قەرز بېرىش ھارامدۇر.

**1533 ـ سۇئال: كىرىدىت كارتوشكىسى ئىشلىتىشنىڭ ھۆكمى**

20 ـ ئەسىرنىڭ ئوتتۇرلىرىدا ئىقتىساد مەيدانىدا پەيدا بولغان ئەڭ مۇھىم يېڭىلىقلارنىڭ بىرى كىرىدىت كارتوشكىسى ئىشلىتىش تۈزىمىدۇر. كارتوشكا تۈزۈمى غەرب دۇنياسىدا مەيدانغا كېلىپ بۇ تۈزۈم ئىقتىسادىي پەلسەپەسىدە ۋە ئۇسلۇبىدا كاپىتالىس ئاساسىدا تەرەققىي قىلدى، كارتوشكا ئىشلەتكەنلەردىن ئۆسۈم قازانغىلى بولىدىغان ھەممە يولغا كىردى، ھەم بۇنى قانۇنلاشتۇردى ھەم تۈزۈملەشتۈردى. ئەرەب دۇنياسىدا مەزكۇر كارتوشكا ئامانەت كارتوشكىسى دەپ ئاتىلىدۇ. كارتوشكىغا بېرىلگەن ئامانەت دېگەن ئىسىم توغرا ۋە مۇناسىپ ئەمەستۇر. ئەسلىدە ئۇ كارتوشكىغا بانكىدىن قەرز ئېلىش ۋە كارتوشكا ئىگىسىنىڭ بانكىدىكى پۇلىنى ئۇدۇل ئېلىۋېلىش كارتوشكىسى دەپ ئىسىم قويۇلسا، ئەڭ توغرا بولاتتى.

بۇ كارتوشكىنى تارقاتقان ئورۇن يەرلىك تىجارەت ئورنىدۇر. بۇ ئورۇن تۈرلۈك نەرسىلەرنى ساتىدۇ ۋە ھەر خىل خىزمەتلەرنى بېرىدۇ. بۇ ئورۇننىڭ ئۇ كارتۇشكىنى تارقىتىشتىكى مەقسىتى خېرىدار جەلپ قىلىش ۋە ئۇلار بىلەن بولغان تىجارىي مۇناسىۋەتنى ساقلاپ قىلىش. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ كارتوشكا خەلقئارادا ئەمەس پەقەت دۆلەت ئىچىدىلا ئاقىدۇ. يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتۈلگەن كارتوشكىلار بىلەن مۇئامىلە قىلىش جازانە مۇئامىلىسىنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. چۈنكى، مەزكۇر كارتوشكىلارنى تارقاتقان ئورۇن مەيلى بانكا بولسۇن، مەيلى تىجارەت قىلىدىغان ئورۇن بولسۇن، كارتۇشكىنى ئۆسۈم ئېلىش شەرتى بىلەن تارقىتىدۇ.

بىرەر پايدا ئېلىپ كەلگەن قەرزنىڭ ھارام ئىكەنلىكى ھەققىدە كۆپلىگەن ھەدىس ۋە ئەسەرلەر رىۋايەت قىلىنىدى. شۇڭا قانداق شەكىلدە ۋە قانداق سۈرەتتە بولسا بولسۇن بىرەر پايدا ئېلىپ كەلگەن قەرزنىڭ ھارام ئىكەنلىكى ئىسلام قانۇنىدا ھارامىلىقىدا تالاش تارتىش قىلىنمايدىغان ئىشلارنىڭ قاتارىغا كىرىپ كەتتى. قەرز مەيلى قەرز ئىگىسىگە پايدا ئېلىپ كەلسۇن، مەيلى باشقىلارغا پايدا ئېلىپ كەلسۇن، قەرزداردىن باشقا ئادەمگە پايدا ئېلىپ كەلگەن قەرزنى ئېلىشمۇ ۋە بىرەرسىگە شۇنداق قەرزنى بېرىشمۇ توغرا ئەمەس. بىرەرسىگە قەرز بەرگەندە ئۇنىڭغا قەرز ئىگىسىگە بىرەر پايدا يەتكۈزىشنى شەرت قىلىش ئۇنى قەرز ھالىتىدىن چىقىرۋېتىدۇ. ئەگەر بىرەرسىگە قەرز بەرگەندە ئۇنىڭغا قەرزنى ئۆسۈمى بىلەن قايتۇرۇش شەرت قويۇلسا، بۇنداق شەرت قويۇش قەرزنى قەرزلىك شەكلىدىن چىقىرۋېتىدۇ. ئالغان قەرزنى ئۆسۈمى بىلەن قايتۇرۇپ بېرىشنى شەرت قىلىش بىلەن قەرز ئالغان نەرسە ئۈچۈن ئۇنىڭ ئېرىسلىنى قايتۇرۇپ بېرىشنى

شەرت قىلىشنىڭ ئارىسىدا پەرق يوق يەنى ھەر ئىككىسى هارامدۇر.

**1534ـ سۇئال: شەخسى ھىسابات كارتىسىنىڭ ھۆكۈمى**

ئىنسان بانكىدىكى شەخسىي ھېسابىدىكى پۇلنى ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان كارتوشكا يۇقىرىدا بايان قىلىنغان، ئىشلىتىش هارام قىلىنغان كارتوشكىلارنىڭ ئىچىگە كىرمەيدۇ. شەخسىي ھېسابىدىكى پۇلنى ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىدىغان كارتۇشكىنى ئىشلىتىش شەرىئەتنىڭ كۆز قارىشىدىمۇ توغرىدۇر ۋە بۇ كارتوشكا كىرېدىت كارتوشكىلارنىڭ ئىچىدە ئىشلىتىش توغرا بولغان كارتوشكىدۇر. يەنە كېلىپ بۇ كارتۇشكىنىڭ ئىگىسى پۇلنى بانكا بىلەن ئالغان پايدىنى مەلۇم ھەسسىدىن بۆلۈشكە كېلىشىپ قويغان بولسا، بۇ ھەم بانكا ۋە ھەم پۇلنىڭ ئىگىسى ئۈچۈن پايدىلىقتۇر. چۈنكى، كارتۇشكىنىڭ ئىگىسى بانكا ھېسابىدىكى پۇلىنىڭ كۆپىيىپ تۇرۇشى بىلەن پايدا ئالىدۇ ۋە ئۇنىڭ پۇلىدىن بانكىمۇ پايدا ئالىدۇ. شۇڭا پايدىدىن بانكا بىلەن پۇلنىڭ ئىگىسى ئارىسىدا تۈزۈلگەن كېلىشىم بويىچە ھەر ئىككى تەرەپ پايدىلىنىدۇ.

**1535ـ سۇئال: كىرېدىت كارتۇشكىسى بىلەن شەخسى ھىساۋات كارتۇشكىسىنىڭ پەرقى**

بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان كارتوشكىلار بىلەن شەخسىي ھېسابىدىكى پۇلنى ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان كارتۇشكىنىڭ ئارىسىدىكى پەرق بولسا، يۇقىرىدا بايان قىلىنغان كارتوشكىلارنى ئىشلىتىش ئارقىلىق قىلغان مۇئامىلىدە كارتۇشكىنىڭ ئىگىسى ئىمزاسىنى قويۇپ بەرگەن ھۆججەتلەردە بايان قىلىنغان پۇلنى تىجارەتچىلەرگە بانكا ئۆتەيدۇ. ئەمما شەخسىي ھېسابىدىكى پۇلنى ئېلىش ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان كارتوشكىدا بولسا، بۇ كارتوشكا ئارقىلىق ئىشلىتىلگەن پۇلنى بانكا تۆلىمەيدۇ. بانكا پەقەت بۇ كارتۇشكىنىڭ ئىگىسى كارتۇشكىنى ئىشلىتىش ئارقىلىق سېتىپ ئالغان نەرسىنىڭ پۇلىنى ئۇ نەرسىنى ساتقان تىجارەتچىنىڭ ھېسابىغا كارتۇشكىنىڭ ئىگىسىنىڭ ھېسابىدىكى پۇلدىن ئىش ھەققى ئالماي يۆتكەپ بېرىدۇ . شۇڭا بۇ كارتۇشكىنى ئىشلىتىش خاتا ئەمەستۇر.

**1536ـسۇئال: ئۆسۈمسىز بانكا (ئىسلام بانكىسى) نىڭ ۋۇجۇتقا كىلىشى**

ناھايىتى روشەنكى، ئۆسۈم بانكىلىرى غەرب دۆلەتلىرىدە پەيدا بولغان بولۇپ، كېيىن ئۇ ئاستا ئاستا ئىسلام دۆلەتلىرىدە تارقىلىشقا باشلىغان ھەمدە بۇ ئىسلام ئەللىرىنى بۇ خىل ئۇسۇل ئارقىلىق ئۆزلىرىنىڭ سىياسىي مۇستەملىكىسىگە ئايلاندۇرىۋالغان. مۇستەملىكچىلەر مەغلۇب بولغاندىن كېيىن ئۇرغۇنلىغان مۇئەسسەسەلىرى قېلىپقالغان. جۈملىدىن ئۆسۈم بانكىلىرىمۇ شۇنداق. مۇسۇلمان ئىسلاھاتچىلار ئۆسۈم بانكىلىرىنىڭ قالدۇقلىرىنى تەلتۆكۈس يوقىتىشقا ئۇرۇنغان بولسىمۇ ئىش ئۇنچىۋالا ئاسانغا توختىمىغان. چۈنكى بۇنىڭغا پەردە ئارقىسىدا تۇرۇپ ياردەم بېرىدىغان نۇرغۇنلىغان دۆلەتلەر بار ئىدى. مۇسۇلمان ئىسلاھاتچىلارنىڭ ھەر تەرەپلىمىلىك ئىزدىنىش ۋە تەپەككۇر قىلىش نەتىجىسىدە، مۇسۇلمانلارنىڭ جازانىدىن خالىي بەھۇزۇر مۇئامىلە قىلالايدىغان ئۆسۈمسىز ئىسلام بانكىلىرى بارلىققا كەلدى.

**1537ـسۇئال: ئۆسۈمسىز بانكىنىڭ پۇقەھالار ئىزدىنىپ تېپىپ چىققان ئىسلام ئىتىراپ قىلغان بىر قانچە يوللىرى**

ئىسلام دىنى ئىتىراپ قىلغان شەرت ئاستىدا، ئىسلام ئىقتىسادشۇناسلىرىنىڭ جازانىنىڭ ئورنىغا مۇئامىلە قىلالايدىغان توغرا بىر يول تېپىشلىرى زۆرۈر ئىدى. ئاقىۋەت ئىسلام ئىقتىسادشۇناسچىلىرى ئىسلام ئېتىراپ قىلغان مۇنداق بىر قانچە يولنى تېپىپ چىقتى.

(1)پايدا زىياندا شىرىكلىشىش، يەنى ئىسلام قانۇنىنىڭ ھۆكمىگە ئاساسەن، پايدا زىيانغا شىرىكلىشىش تۈزۈلمىسىدە قىلچە زىيان تارتماسلىق. بۇنىڭ مۇنداق بىر قانچە شەكىللىرى بار:

(2)شىركەت- بىر مىليون (دوللار) مەبلىغى بار ئادەم پۇلىنى ئامانەت قويغان ئىسلام بانكىسىدىن ئېلېكتىر ئىستانسىسى قۇرۇش ئۈچۈن بىر مىليون قەرز تەلەپ قىلسا، شىركەت ئۇنىڭغا پايدا  زىياننىڭ ئۈچتەن بىرىگە شىرىك بولۇش شەرتى ئاستىدا قەرز بېرىدۇ. مانا بۇ قانۇنلۇق بىر لايىھە ۋە مال  مۈلۈكنىڭ پايدا زىيىنىغا كاپالەتلىك قىلىدىغان شىركەتتۇر.

(3)مۇزارەبە- يەنى بىر ئادەم ئىسلام بانكىسىغا كېلىپ: "مال ئىمپورت قىلىش ئۈچۈن مەبلەغ تەلەپ قىلىمەن "دېسە، بانكا ئۇنى تەكشۈرگەندىن كېيىن: "بانكا ساڭا تەلەپ قىلغان مەبلەغنى بېرىدۇ، ھالبۇكى سەن ئاللاھنىڭ ئىرادىسى بويىچە بۇ مەبلەغدىن ئۈنۈملۈك پايدىلىنىپ پايدا ئېلىشقا تىرىشقىن، بانكا بىلەن سەن شىرىك، ئەگەر زىيان تارتساڭ بانكا پۈتۈن زىياننى ئۆز ئۈستىگە ئالىدۇ. گەرچە بانكا مەبلەغ ساھىبى بولغان تەقدىردىمۇ. ئەمما سېنىڭ تارتقان ئەجرىڭ ۋەمۇشەققەتلىرىڭ زايا بولۇپ كېتىدۇ "دەيدۇ. مانا بۇ  مۇزارەبە شىركىتىدۇر.

(4) رەسمۇل خىدمە - خىزمەت رەسمىيىتى- بۇنى ئەمەلگە ئاشۇرۇش پىرىنسىپى چەكلىرىگە ئوخشاش قولاي بولماستىن، بەلكى قەرزنىڭ ئومۇمىي پىرىنسىپىغا ئوخشاش ئىنتايىن قىيىن، چۈنكى بانكا تەلەپ قىلغۇچىغا قەرز بەرگەن چاغدا، قەرز تەلەپ قىلغۇچى، بانكىنىڭ ئىدارە قىلىش راسخوتىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدىغان"خىزمەت رەسمىيىتى "دىن ئىبارەت مەبلەغنى قايتۇرۇۋېلىشنى ئۆز ئۈستىگە ئېلىشى شەرت. بۇنىڭ ھېساباتى ئىنتايىن قىيىن. ناۋادا قەرز سورىغۇچى بۇنداق قىلالمايدىكەن، ئۇ قەرز مەيداندىن يىراق قىلىنىدۇ. باشقىچە قىلىپ ئېيتقاندا، بانكا بۇنداق قەرزدىن ھەرگىز پايدىغا ئېرىشەلمەيدۇ -دە، بۇ بانكىنى قۇرۇپ چىقىشتىكى مەقسەت يوقىلىدۇ.

(5) مۇددەتكە بۆلۈپ سېتىۋېلىش- يەنى بىر ئادەم كارخانىسى ئۈچۈن خام ماتېرىيال سېتىۋالماقچى بولۇپ، قەرز تەلەپ قىلسا، بانكا ئۇنىڭغا: "ساڭا قەرز بېرەلمەيدۇ، بىراق بۇ خام ماتېرىياللارنى سېتىۋېلىپ، پەقەت ساڭىلا سېتىپ بېرىلىدۇ "دەپ ئۇنىڭ خام ماتېرىياللارنى سېتىۋېلىشى ئۈچۈن ۋەدە ئېلىۋالغاندىن كېيىن، بانكا خام ماتېرىياللارنى سېتىۋېلىپ، كارخانىچىغا پۇلنى مۇددەتكە بۆلۈپ تاپشۇرۇشى ئۈچۈن سېتىپ بېرىدۇ. ئىسلام بانكىلىرىدا كەڭ كۆلەمدە داۋام قىلىنىۋاتقان بۇ ئۇسۇل: "سېتىۋېلىش ئۇقتۇرۇشى "دەپ ئاتىلىدۇ. ئىسلام بانكىلىرىنىڭ بىر تۈركۈم ئىسلام ئەللىرىدە بەرپا قىلىنىشى، كىشىلەرنىڭ خوشال خۇرام ھالدا ئۇنىڭغا يۈزلىنىشتىن ئىبارەت خوشاللىنارلىق بىر ۋەزىيەتنى بارلىققا كەلتۈردى ھەمدە سېتىۋېلىش ئۇقتۇرۇشىغا ئوخشاش پايدا  زىيانغا ئورتاقلىشىدىغان بانكىلار تېخىمۇ كېڭىيىشكە باشلىدى.

## 1538-سوئال: ئىسلام بانكىلىرىنىڭ كەڭ قانات يېيىشى ۋە تەرەققى قىلىشىدىكى ئاساسلىق ئامىللار

بىرىنچى: مۇسۇلمانلارنىڭ ئېتىقادى ۋە ئەخلاق پىرىنسىپىغا زىت كېلىدىغان جازانىنىڭ بولماسلىقى، جازانە تۈزۈلمىسىنىڭ قانۇنلۇق تۈزۈملەرگە ئۆزگەرتىلىشى. قانۇن كاپالىتى كۈچكە ئىگە بولغانلىقتىن، ھەر بىر بانكىغا بىردىن قانۇن تەپتىش ھەيئىتى قۇرۇلۇپ، ھەر بىر ھەيئەتكە ناچار ئىشلارنى تۈزۈتۈش، ئىسلام قانۇنىغا خىلاپ ھەرقانداق پۇل  مۇئامىلە ھەرىكەتلىرىگە قاتتىق زەربە بېرىش ھوقۇقى بېرىلىشى، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا: "قانۇن تەپتىش ھەيئىتىنىڭ ھوقۇقى بانكا ھوقۇقىدىن ئۈستۈندۇر "دەپ ئېتىبارغا ئېلىنىشى.

ئىككىنچى: بانكىنىڭ ئۆز مەبلىغىدىن ئۆزى پايدىلىنىپ، تىجارەت قىلىشى ۋە يېمەك ئىچمەك بويۇملىرى ئىمپۇرت قىلىشى ۋە باشقىلار.

ئۈچىنچى: ئىسلام ئەللىرىدىكى بانكا مەبلەغلىرىدىن پايدىلىنالايدىغان ئەۋزەل شەرت شارائىتلارنىڭ توغۇلۇشى، بۇنىڭغا ئەگىشىپ، ئىسلام بانكىلىرىنىڭ ئىسلام ئەللىرىنىڭ تەرەققى قىلىشىغا ھەسسە قوشۇشى ۋە ياردەم بېرىشى. بىرقىسىم ئۆسۈم بانكىلىرىنىڭ ئىسلام بانكىلىرىغا دەھشەتلىك تۈردە ھۇجۇم قىلىشقا قارىماي، ئىسلام بانكىلىرىنىڭ كۈندىن كۈنگە تەرەققى قىلىشى.

**1539-سۇئال: تاشقى پېرېۋوت سودا مۇئامىلىلىرىنىڭ تۈرلىرى**

مۇئامىلىلەرنى تەپەككۇر نۇقتىسىدىن قاراپ ئىككى تۈركۈمگە ئايرىشىمىز مۇمكىن: مەبلەغ سېلىش مۇئامىلىرى ۋە خىزمەت قىلىش مۇئامىلىلىرى.

**1540-سۇئال: مەبلەغ سېلىش مۇئامىلىلىرىنىڭ ئەھمىيتى ۋە ھۆكۈمى**

سېتىۋېلىشقا بۇيرۇغۇچىنىڭ پايدا ئېلىشى. سودىگەر بانكىغا مەلۇم بىر تاۋارنى ئېلىشنى ئارزۇ قىلغان بولسىمۇ، ئۇنى سېتىۋېلىشقا يېتەرلىك مەبلەغ تاپالمىغانلىقىنى مەلۇم قىلسا، بانكا ئۇ تاۋارنى بانكىنىڭ ھېسابىغا ئېلىپ، بانكىدىن ئالغان مەبلەغنى مۇددەتكە بۆلۈپ تاپشۇرۇپ ۋە سودىگەر تاپقان پايدىدىن بانكىغا مەلۇم بىر پايدا بېرىشنى بۇيرۇيدۇ. بۇ مۇئامىلە مالىكىلارنىڭ مەزھىبىدە جائىزدۇر. يەنە كېلىشىم بويىچە سودىگەر تاۋار سېتىۋالىدىغان مەبلەغنى بانكىدىن ئالىدۇ.

**1541-سۇئال: ئىسلام كېڭىشىنىڭ مەبلەغ سېلىش مۇئامىلىلىرىنىڭ ھۆكۈمى توغرىسىدىكى پەتىۋالىرى**

1988 -يىلى 15 - 16 - دېكابىر كۇۋەيتتا ئۆتكۈزۈلگەن ئىسلام كېڭەشى تەشكىلاتى قۇرۇلتىيىدا، بۇ مۇئامىلەنىڭ جائىزلىقى بىردەك ماقۇللىنىپ تۆۋەندىكىدەك قارار چىقىرىلدى:

بىرىنچى: سېتىۋېلىشقا بۇيرۇغۇچىنىڭ پايدا ئېلىشى ئىسلام قانۇنىغا كۆرە جائىزدۇر. ئەگەر مەبلەغ تەلەپ قىلغۇچى مال مۈلۈكنى ئىگىسىگە تاپشۇرۇشتىن بۇرۇن يۇقتىپ قويسا، تۆلەپ بېرىدۇ. مال مۈلۈكنى ئىگىسىگە تاپشۇرغاندىن كېيىن مال كەم بولسا ياكى بىرەر چاتاق چىقسا ھەم تۆلەپ بېرىدۇ.

ئىككىنچى: ۋەدە قىلغۇچى، چوقۇم ۋەدىگە ئەمەل قىلىشى ياكى ۋەدىگە خىلاپلىق قىلغانلىقتىن كېلىپ چىققان زىياننى تۆلەپ بېرىشى شەرت.

ئۈچىنچى: ۋەدىلەشكەن ھەر ئىككى تەرەپنىڭ ئۆز ئىختىيارلىقى بولۇشى شەرت. چۈنكى ئىختىيارلىقى بولمىغان ۋەدە جائىز ئەمەس. قىسقىسى سېتىۋېلىشنى ۋەدە قىلغۇچىنىڭ سېتىۋالىدىغان نەرسىگە لايىق مەبلىغى بولۇشى لازىم، ئۇنداق بولمىغاندا پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ مال مۈلكى بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا بىر نەرسە سېتىۋالماسلىق توغرىسىدىكى چاقىرىقىغا خىلاپلىق قىلغانلىق بولىدۇ. قۇرۇلتايدا يەنە مۇنۇلار تەكىتلەندى:

**1542-سۇئال: ئىسلام كېڭىشىنىڭ مەبلەغ سېلىش بانكىلىرىغا بولغان تەلىپى**

بىرىنچى: ئىسلام بانكىلىرى تۈرلۈك ئۇسۇللار ئارقىلىق ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن پائالىيەتلىرىنى پائال قانات يايدۇرۇشى، بولۇپمۇ خىلمۇ خىل ۋاستىلەردىن پايدىلىنىپ سودا سانائەت مۇئەسسەسەلىرىنى بەرپا قىلىشى لازىم.

ئىككىنچى: ئىسلام قانۇنىنىڭ ئومۇمىي ئەھكاملىرىغا ئاساسەن ئىسلام بانكىلىرى ھەقىقەتنى ئەمەلىيەتتىن ئىزلىشى لازىم.

## 1543-سۇئال: مۇزارەبە شىركىتى

مۇزارەبە دېمەك: ئىككى تەرەپنىڭ بىرىدە مال، يەنە بىرىدە ئەمگەك (كۈچ) بولۇپ، پايدىنى تەڭ بۆلۈشىشى دېمەكتۇر. ئىككى تەرەپنىڭ بىرىگە "پايدىدىن مەلۇم مەبلەغنى مەن ئالىمەن "دەپ شەرت قويۇش جائىز ئەمەس. لېكىن زىيان سەرمايىگە قارىتا بولىدۇ. مۇزارەبە شىركىتى بىر پۈتۈن ئىسلام قانۇنىدۇر. مۇزارىبەگە پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ، ساھابىلارنىڭ ۋە تابىئىنلارنىڭ كۈندىلىك ھاياتىدا ئەمەل قىلىنغان.

## 1544-سۇئال: ئومۇمىي ئىگىدارچىلىق شىركىتى

بۇ، ئىككى ياكى كۆپ تەرەپنىڭ شىركەتتىكى ئۈلۈشى كېمىيىپ كەتسە، سەرمايىدىن مەلۇم مەبلەغنى تۇتۇپ قېلىش شەرتى ئاستىدا، ئورتاق مەبلەغ سېلىش دېمەكتۇر. بۇ، توختامغا ئۇيغۇن كېلىدىغان، توختام تۈزگۈچى ھەر ئىككى تەرەپكە مەنپەئەتلىك بىر شەرت بولۇپ، ھەنبەلىلەرنىڭ نەزىرىدە بۇ توغرا شەرتكە رۇخسەت بېرىلگەندۇر. بۇ شىركەتمۇ ئومۇمىي ئىگىدارچىلىق مۇزارەبە شەكلىگە ئوخشاش بولۇپ، سەرمايە بانكا تەرەپتىن، ئەمگەك باشقا تەرەپتىن بولىدۇ ۋە پايدىنىڭ مەلۇم بىر قىسمى سەرمايىگە، قالغىنى ئەمگەكچىگە خاس بولىدۇ. ئەمما ئەمگەكچى پايدىنىڭ مەلۇم بىر قىسمىنى ئېلىش، بانكا ئەمگەكچىدىن ئېشىپ قالغان پايدىنى پايدىلىنىش ئۈچۈن ئامانەت سۈپىتىدە ساقلاپ بېرىشى شەرت.

## 1545-سۇئال: پۇل ئامانەت قويۇشنىڭ ھۆكۈملىرى

بۇنداق مۇئامىلىلەر، بانكا پايدىلانسا، پايدا بار دەپ قاراپ، بانكىغا پۇل ئامانەت قويۇلۇپ، ئامانەت قويغۇچىغا، ئامانەت قويغان پۇلدا تاپقان پايدىنىڭ يۈزدە مەلۇم بىر قىسمى ئامانەت قويغۇچىغا تاپشۇرىدۇ. گەرچە بانكا زىيان ياراتقان تەقدىردىمۇ، پۇل ئامانەت قويغۇچى ھېچ قانداق بىر زىياننى ئۆز ئۈستىگە ئالمايدۇ. ئۆسۈم بانكىلىرى ئامانەت قويۇلغان پۇللارنىڭ ھەممىدىن مەيلى پايدىلىنىش جەھەتتىن بولسۇن ياكى ئېلىم  بېرىم ھېساباتى جەھەتتىن بولسۇن تولۇق پايدىلىندىغانلىقىنى بىلگەن چېغىمىزدا، ئامانەت پۇلى پايدا كەلتۈرسۇن كەلتۈرمىسۇن، پەقەت قىيىن ئەھۋالدا قالمىسىلا، ئۆسۈم بانكىلىرىدا پۇل ئامانەت قويۇش جائىز بولمايدۇ. پايدىسىز پۇل ئامانەت قويماق جائىز ئەمەس، چۈنكى بانكا پۇل ئامانەت قويۇش ئارقىلىق ھە دەپ تەرەققى قىلىۋالىدۇ. بۇ خىل تەرەققى قىلىش، ئۇ كىشىنىڭ گۇناھ مەسىيەتكە، توغرىراقى جازانىغا ياردەم قىلغانلىقى بولۇپ ھېسابلىنىدۇ. ئەمما زۆرۈر ئەھۋاللاردا، ئۆسۈم بانكىلىرىدا پۇل ئامانەت قويۇش جائىزدۇر. چۈنكى شەرىئەت قانۇنىدا "زۆرۈرىيەت مەنزۇرىيەت (چەكلەنگەن ئىشلار) نى مۇباھ قىلىدۇ"دېيىلگەن. ئېھتىياج زۆرۈرىيەتنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ، ئېھتىياج دېمەك، مال مۈلۈكنىڭ ئوغرى قاراقچىلارنىڭ قولىغا چۈشۈپ كېتىشىنىڭ قورقۇنچىسى، پۇللارنى قولاي ھالدا تېگىشتۈرۈش ۋە قولغا ئېلىشى، بولۇپمۇ يىراق دۆلەتلەردە بولغان چاغدا، پۇلدىن بىخەتەر پايدىلىنىش، دېمەكتۇر. ئېھتىياج دائىرىسىدىن ھالقىپ كەتكەن ئەھۋال ئاستىدا، ئۆسۈم بانكىلىرىغا پۇل ئامانەت قويۇش جائىز ئەمەس. پايدا ئالمىغان تەقدىردىمۇ، ئۆسۈم بانكىلىرىدا پۇل  ئامانەت قويۇش قەتئىي ھارام ئىكەن، ئۇ ھالدا، زۆرۈر بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا پۇل ئامانەت قويۇپ پايدا ئېلىشمۇ مۇتلەق ھارامدۇر. زۆرۈر ۋە زۆرۈرىيەتسىز ھەر قانداق بىر سەۋەبتىن پايدىنى كۆزلەپ پۇللىرىنى ئۆسۈم بانكىلىرىدا ئامانەت قويغان ئادەم تۆۋەندىكىدەك تۆت ئېھتىمالدىن چەتنەپ كېتەلمەيدۇ.

بىرىنچى: ئۇنىڭ پايدىنى ئېلىپ باشقا مال  مۈلكىگە قوشۇۋېتىشى.

ئىككىنچى: جازانە ئېلىش ئۈچۈن (پۇل مېلىنى) بانكىدا قويۇپ قويۇش.

ئۈچىنچى: پايدىنى ئېلىپ ۋەيران قىلىۋېتىشى.

تۆتىنچى: پايدىنى ئېلىپ پايدىلىنىشلىرى ئۈچۈن پېقىرلارغا بېرىش.

بىرىنچى ئېھتىمال، ئۇنىڭ جازانە يېگەنلىكى ئۈچۈن قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى جازانە يېگۈچى ئاللاھنىڭ دىنىدا ھالال ياشمايدۇ. ئىككىنچى ئېھتىمالمۇ رەت قىلىنىدۇ. چۈنكى ئۇ مال مۈلكىنى گۇناھ مەسىيەت تېرىدىغان بانكىغا قويۇپ قويىدى. ئۈچىنچى ئېھتىمالمۇ ئوخشاشلا قوبۇل قىلىنمايدۇ. چۈنكى ئۇنىڭغا قەتئىي جائىز بولمايدىغان مال مۈلۈكنى ۋەيران قىلىشتىن ئىبارەت ناچار خاھىش ئارىلىشىپ كەتكەن. تۆتىنچى ئېھتىماللىق ئۇنىڭ مال مۈلكىنى پېقىر ۋە مىسكىنلەرگەر نەپىقە قىلغانلىقتىن مەقبۇلدۇر.

## 1546-سۇئال: زايۇمنىڭ ھۆكۈمى

قەرز بەرگۈچى زايۇمنى قەرەلى توشماستىن بۇرۇن بانكىغا تاپشۇرۇپ، بانكىدىن زايۇمنىڭ قىممىتىدىن ئازراق مەبلەغ (پايدا) ئالىدۇ. زايۇم ھەققىدە مۇلاھىزە يۈگۈزگۈچى، زايۇم مۇئامىلىسىنىڭ مۇنۇ ئىككى ئىشنىڭ بىرىدىن تاشقىرى ئەمەسلىكىنى تونۇپ يېتەلەيدۇ.

بىرىنچى: قەرز بەرگۈچى قەرەللىك قەرزنى قەرزدىن ئازراق بولغان نەق پۇلغا ساتىدۇ، ھالبۇكى ئۇ، جازانە بولغانلىقتىن ھالال ئەمەس.

ئىككىنچى: بانكا قەرز بەرگۈچىگە زايۇمنىڭ قىممىتىدىن ئازراق مەبلەغ بېرىدۇ، ۋەھالەنكى قەرز بەرگۈچى ئالغان بۇ مەبلەغنى قەرز ئالغۇچىنىڭ زىممىسىگە يۈكلەپ قويىدۇ. چۈنكى يىل توشقاندا، بانكا قەرزداردىن زايۇمنىڭ پۇلىنى تولۇق ئالىدۇ. ئەسلىدە زايۇمنىڭ پۇلى ئارتۇق بولۇپ، ئارتۇق ئېلىنغان بۇ پۇل جازاندۇر ۋە بانكىنىڭ ئۇنى ئېلىشىمۇ جائىز ئەمەس.

## 1547-سۇئال: ھاۋالە كىرىمى

بۇ مەلۇم ھەق بەدىلىگە، دۆلەت ئىچى سىرتىدىكى باشقا بانكىلارغا ۋە سودىگەرلەرگە ھاۋالە چېكى بەرگەنگە ئوخشاش. ناھايىتى روشەنكى، بانكا بىلەن چەك بار ئادەم ئوتتۇرىسىدىكى توختام ئىجارە توختىمى، دەپ ئاتىلىدۇ. چەك بار ئادەم بانكا بىلەن چەكنى يۆتكەش بەدىلىگە بانكىنىڭ مەلۇم ھەق ئېلىشى ئۈچۈن توختام تۈزىدۇ. ئەگەردە بانكا ھەق ئالالمىسا، چەكنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىدۇ، چەك ساھىبى ھېچقانداق بىر ھەق ئالالمايدۇ.

## 1548-سۇئال: پۇل پېرېۋوت قىلىش

بىر دۆلەتتىن يەنە بىر دۆلەتكە پۇل پېرېۋوت قىلىش، بانكىنىڭ بىر قىسىم خىزمەت تۈرىدۇر. مەلۇم بىر ئادەم باشقا بىر دۆلەتتە تاپشۇرۇۋېلىش ئۈچۈن مەلۇم مىقداردا بانكىغا ھەق بېرىپ پۇلنى بانكىغا قويىدۇ. بۇ پۇل پېرېۋوت قىلىش دەپ ئاتىلىدۇ.

## 1549-سۇئال: نەقلەشتۈرۈش پېرېۋوت چېكى

نەقلەشتۈرۈش پېرېۋوت چېكى ئېكسپورت قىلغۇچى بىلەن ئىمپورت قىلغۇچىلارغا ناھايىتى زور مەنپەئەت ئېلىپ كېلىدۇ، شۇڭا ئۇ، بۈگۈنكى كۈندە، خەلقئاردا، سودا ساھەسىدە سودىگەرلەر تەرىپىدىن كەڭ قوللىنىلماقتا. نەقلەشتۈرۈش پېرېۋوت چېكىگە جازانە ئارىلىشىپ كەتكەنلىكتىن، ئاللاھنىڭ دىنىدا ھارام بولۇپ، زۆرۈر بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا ھالال ئەمەس.

## 1550-سۇئال: كاپالەتنامە

كاپالەتنامە دېمەك: خېرىدارنىڭ تەلىۋىگە بىنائەن، مەلۇم مىقداردا مەبلەغ بېرىش ئۈچۈن،

بانكىنىڭ تۈزگەن ھەل قىلغۇچ توختامنامىسى، دېمەكتۇر.

## 1551-سۇئال: كاپالەتنامەنىڭ شەكلى

بانكىنىڭ پۇلنى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن، بانكىغا پۇل ئامانەت قويغۇچى، بانكا بىلەن مۇددەت توشقاندا مەلۇم مىقداردا مەبلەغ بېرىش ئۈچۈن بانكا بىلەن توختام تۈزىدۇ. ئادەتتە بانكا بۇ كاپالەتنامىگە، قەرز بەرگۈچى، كۆچمەس مۈلكىنى ياكى باشقا نەرسىنى گۆرۈگە قويۇپ، ئۆز ھەققىگە كاپالەت بەرگەندىن كېيىنلا ئىگە بولىدۇ ھەمدە بانكا ئۇنىڭ بىلەن كېلىشىم بويىچە مۇئەييەن پۇل ئۆتنە بېرىم قىلىشىدۇ.

## 1552-سۇئال: كاپالەتنامە بىلەن كېپىللىك ئوتتۇرىسىدىكى ئىختىلاپ مەسىلىرى

كاپالەتنامە "بانكىنىڭ كېپىللىكى "دەپ ئاتالغان بولسىمۇ، ئىنچىكىلىك بىلەن نەزەر تاشلىغىنىمىزدا، كاپالەتنامىنى، كېپىللىك ئېتىبارىغا ئالالايمىز. چۈنكى كاپالەتنامە بىلەن كېپىللىك ئوتتۇرىسىدا بىر بۆلۈك ئىختىلاپلار بار، جۈملىدىن:

1) كېپىللىك قىلىش بىلەن كاپالەتنامىدىن مەقسەت، قەرز بەرگۈچىنى "ھوقۇقىڭىز ھەرگىز زايا بولۇپ كەتمەيدۇ "دەپ خاتىرجەم قىلغان ئاساستا، ئۇنىڭ مال مۈلكىنى سالامەت ساقلاپ بېرىش.

2) ئەگەر كېپىللىك قىلىش، بانكىنىڭ سەرمايىسى، ئامانەت قويغۇچىنىڭ سەرمايىسىگە قوشۇۋېتىلسە، ئۇ ھالدا، كاپالەتنامە تەلەپ قىلىش ھوقۇقى بانكىغا خاس بولىدۇ.

3) كاپالەتنامە ھەققىدە، بانكا بىلەن كاپالەتلىك قىلىنىغۇچى ئوتتۇرىسدا قەرز بەرگۈچىنىڭ ئىشتىراكىسىز بۇ توختام تۈزۈلۈپ، بۇ توختام ھەققىدە قەرز بەرگۈچىنىڭ رازىلىقى ئېلىنمايدۇ. چۈنكى ھەنبەلىيلەر بىلەن ئەبۇ يۇسۇف قەرز بەرگۈچىنىڭ رۇخسىتىسىز ۋە رازىلىقىسىز كېپىللىك قىلىش، مۇنۇ ھەدىسكە ئاساسەن جائىز، دەپ قارايدۇ. بۇخارىنىڭ سەلەمە ئىبنى ئەكۋەئدىن رىۋايەت قىلغان بىر ھەدىسىدا، پەيغەمبەرئەلەيھىسسالام گەردىنىدە قەرزى بار ئادەم ئۆلگەن چاغدا، ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈرگىلى ئۇنىمىغان چاغدا ئەبۇ قەتادە: "ئى ئاللاھنىڭ ئەلچىسى ئۇنىڭ نامىزىنى چۈشۈرسىلە، چۈنكى مېنىڭ گەردىنىمدە ئۇنىڭ قەرزى بار دەپ، ئەبۇ قەتادە ئۇنىڭ رازىلىقىسىز ئۇنىڭغا كېپىل بولغان "

4) كېپىلىك قىلىشتا مۇشكۈلچىلىك توغۇلغانلىقتىن، كاپالەتنامىدا ۋاقىت توختىتالمايدۇ.

5) كاپالەتنامە، كېپىللىك قىلغۇچى (بانكا) بىلەن قەرز بەرگۈچى ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقە بولۇپ، بۇ ئالاقە، بۇيرۇغۇچى بىلەن كېپىللىك قىلغۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىدىن مۇستەقىلدۇر، بىراق كېپىللىك قىلىش، بىر تەرەپتىن قەرز بەرگۈچى بىلەن كېپىللىك قىلغۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقە، يەنە بىر تەرەپتىن كاپالەتلىك قىلىنغۇچى بىلەن، كاپالەتلىك قىلغۇچى ئوتتۇرىسىدىكى ئالاقىدۇر.

6) كاپالەتنامىدە، كېپىللىك قىلىنغۇچى، بانكا (كېپىللىك قىلغۇچى) ئۈچۈن، كاپالەتنامە توختىمى تۈزگەن چاغدا، كېلىشىم بويىچە، قىسمەن مەبلەغ تاپشۇرىدۇ. ھالبۇكى، فۇقەھالار، ئىسلام فىقھى قانۇنىدا، كاپالەتلىك قىلغۇچىنىڭ، كاپالەتلىك قىلىنغانلىقى ئۈچۈن ھەق ئېلىشى جائىز ئەمەس دەپ قارايدۇ. چۈنكى كاپالەتلىك قىلىش، ئۇلارنىڭ نەزىرىدە مۇسۇلمانلار ئارا بىر بىرىگە ئېھسان قىلىش توختامنامىسى بولۇپ، بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ باشتارتىپ بولمايدىغان مەجبۇرىيىتىدۇر.

### 1553 ـ سۇئال: كاپالەتلىكنىڭ تۈرلىرى

كاپالەتلىك قىلىش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ.

بىرىنچى: پېقىرلارنىڭ كۈندىلىك ئېھتىياجلىرىنى قامداش ئۈچۈن مۇددەتكە بۆلۈپ قەرز بېرىشكە كاپالەتلىك قىلىش. ئاجىزلارنىڭ كۈچلىنىشى ئۈچۈن، ئۇلارغا يار يۆلەك بولۇش، ياخشىلىق ئۈستىدە ھەمكارلىشىش ئىنسانىي ۋە دىنىي مەجبۇرىيەت بولۇپ، مۇسۇلمانلارنىڭ بۇنىڭدىن خالىي قېلىشى، مۇسۇلمانغا خاس خۇسۇسىيەت ئەمەس. مۇنۇ ئايەتتە ئاللاھ بۇنىڭغا بۇيرىغان:. «ياخشى ئىشقا ۋە تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار، گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار» (مائىدە سۈرىسى 2 ـ ئايەت).

ئىككىنچى: بايلارنىڭ سودا سېتىق بازارلىرىغا كىرىشى ئۈچۈن كاپالەتلىك قىلىش. بۇ تۈردە كاپالەتلىك تەلەپ قىلغۇچى پېقىر ئەمەس، لېكىن، ئىجرائىيە شەرتلىرىنى پەقەت مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىدىغان بىر پۇرسەتكە ئىگە قىلىشقا كاپالەتلىك قىلىش ئارقىلىقلا ھازىرلاش مۇمكىن.

كاپالەتلىك قىلغانلىق ئۈچۈن ھەق ئېلىش مېنىڭچە جائىز. چۈنكى كاپالەتلىك قىلغۇچى، ئىقتىسادى جازا، جەرىمانە ۋە پايدا زىياننى ئۆز ئۈستىگە ئالغان بولىدۇ. بولۇپمۇ كاپالەتلىك قىلغۇچى، كىشىلەرگە كاپالەتلىك قىلىش ئارقىلىق بۇنى كىشىلەرنىڭ بىر تۈرلۈك كەسىپ يولى قىلسا، ھەق ئېلىش جائىزدۇر. شۇنىڭدەك، فىقھشۇناس ئالىمغا، قۇرئان ۋە فىقھى (ئىسلام قانۇنلىرىدا) ئۆگەتكىنىگە ھەق ئالسا جائىز بولىدۇ. يېقىنقى ئېيتقاندا، كاپالەتنامە، ئىنسانلارنىڭ تۈرلۈك قېيىنچىلىقلىرىنى ھەل قىلىشتا تۈرتكىلىك رول ئوينايدىغان جائىز ۋە خاس بىر توختامدۇر.

### 1554 ـ سۇئال: ئۆي سېتىۋېلىش ئۈچۈن ئۆسۈمگە قەرز ئېلىش دۇرۇسمۇ؟

ئۆينى ساتقانلار ئۇنى ساتقاندا باھاسىغا ئۆسۈم قوشماي پۇلىنى بىرقانچە قېتىمغا بۆلۈپ بېرىشنى شەرت قىلىپ ساتسا، بىرەر قېتىملىق پۇل كېچىكىپ قالغاندا كېچىككىشكە ئۆسۈم بېكىتمىسە بۇ سودا جائىز بولىدۇ، بۇنىڭدا ساتقۇچى بانكا بولسۇن ياكى باشقا شەخس بولسۇن ئوخشاش، چۈنكى كۆپچىلىك ئالىملار پۇلنى بۆلۈپ بېرىش ئۆسۈلى ئارقىلىق سېتىشنى جائىز دەپ قارايدۇ. ئەمما بانكا ئۆينىڭ پۇلىنى بىرقانچىگە بۆلۈپ ئالىدىغان بولۇپ، ھەر بىر قېتىم ئالىدىغان پۇلغا مەلۇم پىرسەنت ئۆسۈم قوشۇپ ئالىدىغان بولسا بۇ سودا ھارامدۇر، چۈنكى بۇ جازانىنىڭ دەل ئۆزى.

### 1555 ـ سۇئال: پايچېكى سودىسى بىلەن شۇغۇللىنىش توغرىمۇ؟

پايچېكى ــ شىركەتنىڭ ئومۇمىي دەسمايىسىدىن چەكلىك بىر قىسمى بولۇپ، شىركەتكە ھەسسىدار بولۇپ پاي سالغان كىشىلەرنىڭ نىسبىتىلىرى دېمەكتۇر. پايچېكى ئەمەلىيەتتىكى ماددىي تاۋار قارشىلىقى ھېسابلىنىدۇ، شۇڭا ئىسلام كۆرسەتمىلىرىدىكى ئومۇمىي ئېلىم سېتىم ئىشلىرىغا بېرىلگەن رۇخسەت دائىرىسىگە كىرىدۇ، لېكىن بۇنداق پايچېكى سودىسى تۆۋەندىكى شەرتلەر تېپىلسا توغرا بولىدۇ:

1 ـ پاي تەۋە بولغان شىركەت ئەمەلىيەتتە جىسمى بار، مەۋجۇت شىركەت بولۇپ، ھالال ساھەدە شۇغۇللىنىۋاتقان بولۇشى، قۇرۇق قەغەزدىلا قۇرۇلغان مەۋھۇم ياكى قۇرۇلۇش ئاستىدا تۇرغان شىركەت بولماسلىقى شەرت.

2 ـ پاي چېكى سودىسى قىلىنغان شىركەت جازانە ۋە ئۆسۈم بىلەن ياكى ھاراق، چوشقا گۆشى سېتىشقا ئوخشاش ھارام تىجارەت بىلەن شۇغۇللىنىدىغان شىركەتلەردىن بولماسلىقى شەرت.

3 ـ پايچېكى سودىسى قىلغاندا نەق ۋە نېسى بولسىمۇ بولىدۇ، لېكىن بىر پۇلنى يەنە بىر خىل پۇلغا ئايلاندۇرۇش ئەھۋاللىرىغا ئۇدۇل كەلگەندە نەقمۇ نەق بولىشى شەرت.

4 ـ پايچېكى سېتىش ياكى ئېلىش بىلەن مۇئامىلە قىلماقچى بولغان شىركەتنىڭ پايچەكلەرنى جازانە قىلىدىغان بانكىدا قويىدىغان شىركەتلەردىن بولماسلىقى شەرت. چۈنكى بۇ ۋاقىتتا پاي چېكىدىن چىققان پايدا جازانىنىڭ هارام مېلىغا ئارىلىشىپ قالىدۇ.

كۇۋەيتنىڭ پەتۋا ئىشلار كومىتېتى خەيرىيەت، زىرائەتچىلىك، بانكا، سۇغۇرتا ۋە نېفىت شىركەتلىرىگە پاي سېلىشنىڭ هۆكمى توغرۇلۇق سورالغان سوئالغا « ئەگەر مۇشۇ شىركەتلەر جازانە بىلەن مۇئامىلە قىلىدىغان شىركەتلەردىن بولسا، ئۇلارغا پاي سېلىش ياكى سېتىش بىلەن مۇئامىلە قىلىشقا بولمايدۇ. ئەگەر جازانە بىلەن مۇئامىلە قىلمايدىغانلىقى ئېنىق بولسا ئۇلارغا پاي سېلىش ياكى پايچېكى سېتىش ئارقىلىق مۇئامىلە قىلىش جائىزدۇر» دەپ جاۋاب بەرگەن.

### 1556 ـ سۇئال: قاشتېشى سودىسى قىلىش دۇرۇسمۇ؟

قاشتېشى يەر بايلىقلىرىنىڭ بىر خىل تۈرى، ئۇ ئاللاھنىڭ ئىنسانلارغا ئاتا قىلغان نېمەتلىرىنىڭ بىرسىدۇر. قاشتېشىدىن ئىبارەت يەر بايلىقنى كولاش ۋە سېتىش هالال ياكى هارام دەيدىغانغا هېچقانداق دەلىل يوق. شەرىئەتتە هاراملىقى بەلگىلەنمىگەن هەرقانداق نەرسە، ئەسلى ئېتىبارى بىلەن هالالدۇر. چۈنكى شەيئىلەر ئەسلىدە هالالدۇر. قاشتېشىنى تۈرلۈك مەقسەتلەردە ئىشلەتكىلى بولىدۇ، كاپىرلار قاشتېشى ئۈستىگە رەسىم سىزسۇن ياكى گۈزەل سەنئەت بويۇملىرى قىلىپ ئىشلەپ چىقارسۇن، ئۇنىڭ مەسئۇلىيىتى بىلەن بىزنىڭ ئالاقىمىز يوق. چۈنكى بۇ نەرسە ئەسلىدە هالال، قانداق ئىستىمال قىلىش شۇ ئىشلەتكۈچىنىڭ مەسىلىسى.

### 1557 ـ سۇئال: زاكالەت بېرىش توغرىمۇ؟

زاكالەتنى بەزى ئالىملار جائىز دەپ قارىمىغان بولسىمۇ، كوپ سانلىق ئالىملارنىڭ نەزەرىدە جائىزدۇر. چۈنكى مۇسۇلمانلار شەرتلىرىگە تۈرىدۇ، شۇڭا زاكالەت بىلەن مۇئامىلە قىلساق بولىدۇ. زاكالەتتىن مەقسەت: كېلىشىم قىلىمەن دەپ ۋەدە قىلغان بىر تەرەپ كېيىن كېلىشىمدىن يېنىۋالسا ۋەدىسىدە تۇرمىغانلىقتىن يەنە بىر تەرەپكە بولىدىغان زىياننىڭ ئورنىنى تولدۇرۇش ئۈچۈن قارشى تەرەپتىن مەلۇم مىقداردا پۇل ئېلىپ تۇرۇشتىن ئىبارەت. مەسىلەن: تاۋارنى شۇ كىشىگە قاراپ ساقلاپ باشقا بىر كىشىگە ساتماي تۇرسا سېتىش پۇرستى كېتىپ قېلىشى مۇمكىن ياكى ئۇ تاۋارنىڭ ۋاقتى ئۆتۈپ كېتىشى مۇمكىن.

### 1558 ـ سۇئال: زاكالەت بەرگەن كىشى سودىدىن يېنىۋالسا قانداق قىلىش كېرەك؟

مۇسۇلمان ئادەم بىرسىدىن زاكالەت ئالسا، كېيىن ئۇ كىشى كېلىشىمدىن يانغان تەقدىردە، بازار باهاسىدا ئۆزگىرىش بولماي مال ئىگىسىگە هېچقانداق زىيان بولمايدىغان بولسا، زاكالەت پۇلنى تۇتۇپ قالماي قايتۇرۇپ بېرىشى لازىم، ياكى ئازغىنە زىيانغا ئۇچرىغان بولسا زىيانغا لايىق مىقدارنى تۇتۇپ قالسا بولىدۇ. زاكالەتكە تەڭ ياكى ئۇنىڭدىن ئارتۇق زىيان بولغان شارائىتتا، پەقەت زاكالەتنىلا تۇتۇپ قالسا بولىدۇ.

### 1559 ـ سۇئال: زاكالەت ئالغان كىشى سودىدىن يېنىۋالسا نېمە قىلىش كېرەك؟

زاكالەت ئېلىپ تۇرۇپ سودىدىن يېنىۋالغان ئادەم زاكالەتكە يەنە بىر ھەسسە قېتىپ قايتۇرۇپ بېرىشى لازىم. چۈنكى ئۇ زاكالەت ئېلىپ تۇرۇپ سودىدىن يېنىۋېلىشتا كۆپىنچە هاللاردا مالنى باشقىلارغا قىممەترەك سېتىشنى مەقسەت قىلغان ۋە زاكالەت بەرگۈچىنى ئەخمەق قىلغان، ھەتتا

بەزى ھاللاردا زىيانغا ئۇچراتقان بولىدۇ. شۇڭا ئۇنىڭ زاكالەتكە يەنە بىر ھەسسە قوشۇپ قايتۇرۇشى ۋە زاكالەت ئىگىسىدىن چىرايلىقچە ئۆزرە سورىشى لازىم. ئەمەلىيەتتە بۇ بىر تەرەپتىن ئۆرپ ئادەتكە مۇناسىۋەتلىك ئىش، ئۆرپىمىزدە قانداق مۇئامىلە قىلىنىپ كەلگەن بولسا شۇ بويىچە قىلساق جائىز بولىدۇ.

## 1560 ـ سۇئال: ئۆسۈمگە قەرز ئېلىشقا بولامدۇ؟

ئىسلام دىنى جازانىنى يىگۈچى ۋە يېگۈزگۈچىگە لەنەت قىلدى، جازانە بىلەن شۇغۇللىنىشنىڭ يامان ئاقىۋەتلىرىدىن قاتتىق ئاگاھلاندۇردى، ئۆسۈمسىز قەرز بېرىشكە تەرغىب قىلدى ۋە بىراۋغا ئۆسۈمسىز قەرز بېرىپ ئۇنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلىشنىڭ كاتتا ساۋابلىق ئىش ئىكەنلىكىنى بىلدۈردى. بىر ئادەم ئۆسۈمسىز قەرز بېرىپ تۇرىدىغان ئادەمنى تاپالمىسا، ئۇ چاغدا ئۆسۈمگە قەرز ئېلىشقا مەجبۇ ر بولۇپ قالىدۇ. بۇ چاغدا ئۆسۈمگە ئالغان قەرزنىڭ گۇناھى بەرگۈچىگە ئەمەس، ئالغۇچىغا بولىدۇ. بۇ مەسىلىنىڭ شەرتلىرى تۆۋەندىكىچە:

1 ـ ھەقىقى زۆرۈرىيەت بولۇشى كېرەك، ھەقىقى زۆرۈرىيەت دېگەن بىھاجەت بولغىلى بولمايدىغان يېمەك ئىچمەك ۋە كىيىم كېچەككە ئوخشاش نەرسىلەردۇر، يەنى شۇ نەرسىلەر بولمىسا ئادەم ھالاكەتكە ئۇچرايدۇ.

2 ـ ئۆسۈمگە ئالىدىغان قەرزنى ھاجەت مىقدارى ئېلىش، ھاجەتتىن تاشقىرى ئالماسلىق.

3 ـ ئۇ كىشى، ئۆسۈمگە قەرز ئېلىشتىن ئىلگىرى مۇمكىن بولىدىغان بارلىق يوللارنى ئىزدىنىشى لازىم، مۇسۇلمان قېرىنداشلىرى ئۇنىڭغا ياردەم قولىنى سۇنۇشى ۋاجىب. ئەگەر ئۇ كىشى بۇنىڭدىن باشقا يول تاپالمىسا، ئۇ چاغدا ئاللاھ كەچۈرىدۇ.

4 ـ بۇ ئىشنى قىلغاندا قەلبىدىن يامان كۆرۈپ تۇرۇپ قىلىش لازىم. چۈنكى جازانە مۇئامىلىسى كەسكىن ھارامدۇر.

## 1561 ـ سۇئال: بانكىنىڭ ئۆسۈمنى خەجلەش ھالالمۇ؟

بانكىنىڭ ئۆسۈمنى خەجلەش قەتئىي ھارام ۋە ھارامنى بىلىپ تۇرۇپ يېگەنلىكتۇر. ئۆسۈم يېيىشنىڭ گۇناھى ئادەتتىكى گۇناھلاردىن ئالاھىدە چوڭ ۋە ئېغىر گۇناھتۇر. ئۇنداقتا بانكىنىڭ ئۆسۈمنى قانداق قىلىش كېرەك؟

دىيارىمىزدا ئىسلامىي بانكىلار ياكى ئىسلامىي ئىقتىساد تۈزۈمىدىكى ئىقتىساد ئۇيۇشمىلىرى ياكى تىجارەت بىرلەشمىلىرى بولمىغانلىقى ئۈچۈن، پۇلنى بانكىدىن باشقا ئورۇندا ساقلاشتىن باشقا چارە يوق. بۇ سەۋەبتىن پۇل ماللىرىمىزنى بانكىدا قويساق دۇرۇس بولىدۇ. بانكىدىن قەرز ئالساق ئۆسۈم پۇلى تۆلەيمىز، پۇل قويساق مۇئەييەن نىسبەتتە ئۆسۈم پۇلى بېرىدۇ. بانكا بەرگەن ئۆسۈم پۇلنى ئالايلى دېسەك ھارام. ھارام يېيىشتىن قورقىمىز، ئالمايلى دېسەك، پۇل بىكاردىن بانكىدا قېلىپ قالىدۇ، ھېچكىم پايدىلىنالمايدۇ. بەلكى جازانىغا ياردەم قىلغان بولىمىز. شۇنىڭ ئۈچۈن بانكا ئۆسۈم پۇلى دەپ بەرگەن پۇلنى بانكىدا تاشلاپ چىقىپ كەتمەي ئېلىپ، ئۇ پۇلنى مۇھتاجلارغا سەدىقە قىلساق ياكى خەيرىيەت پوندى جەمئىيەتلىرىدىن بىرەرسىگە بەرسەك بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ھارامدىن قۇتۇلغان بولىمىز. ( دوكتور يۇسۇپ ئەل قەرداۋىينىڭ «ھازىرقى زامان پەتىۋالىرى» ناملىق ئەسىرى. توغرىسىنى ئاللاھ بىلگۈچىدۇر.

# ئون ئۈچىنچى باپ . ئىسلامدا ئىقتىسادى گۈللىنىش

## 1562ـ سوئال: گۈللىنىش ۋە ئۇنىڭ غايىسى

گۈللىنىش ھەققىدە سۆز ئېچىشتىن بۇرۇن، ”ئىقتىسادىي گۈللىنىش “ھەققىدە ئىزاھات بەرمەكچىمىز. ئىقتىسادىي گۈللىنىش دېمەك- تەرەققىيات ۋە يۈكسىلىش يولى ئارقىلىق، مىللىي كىرىمنىڭ جەمئىيەتكە ھەر دائىم ئېشىشى دېمەكتۇر.

ئىقتىسادىي گۈللىنىش ھەرىكىتىنىڭ غايىسى پەقەت پۈتۈن كۈچى ئارقىلىق تىرىشىپ تىرمىشىپ جەمئىيەتنى گۈللەندۈرىدىغان ئىسلاھاتچىلار بىلەن، كارخانا، زاۋۇت ۋە ئىقتىسادىي بازا قۇرۇپ چىقىدىغان يېتەرلىك مەبلەغ، ئاز كۈچ سەرپ قىلىپ، كۆپلەپ تاۋار ئىشلەپچىقىرىدىغان ئىلغار ئىشلەپچىقىرىش ئەسلىھەلىرى، توغرا يۆنىلىشلىك پىلان ۋە مەھسۇلاتلارنىڭ ئېھتىياجىغا لايىق بازار بولغاندىلا ئىشقا ئاشىدۇ. بۇنىڭ تەپسىلاتى تۆۋەندىكىچە:

## 1563ـ سوئال: ئىجتىمائى گۈللىنىش

گۈللىنىش ھەرىكىتى پەقەت ئىقتىسادىي ھەرىكەت بولۇپلا قالماستىن، بەلكى ئىشچىلارنىڭ ئاڭ سەۋىيەسىنى ئۆستۈرۈش، ئۇلارغا تەلىم تەربىيە خىزمىتى ئىشلەش ۋە نامراتچىلىقتىن قۇتۇلدۇرۇپ، باي قىلىشتىن ئىبارەت. بۇ ئاساسەن ئىككى نۇقتىغا مەركەزلىشىدۇ:

بىرىنچى: رىزىق بەرگۈچى، ئاتالارنى بەخش ئەتكۈچى ۋە تەرەققىياتنى غەلىبىگە ئېرىشتۈرگۈچى ئاللاھتۇر. ئاللاھ توغرا يولدا ماڭغان ۋە ھەققەتنى بويلاپ ھالال مېھنەت قىلغانلارغا، مول نېمەت ۋە كەڭ رىزىق بېرىدىغانلىقىنى ۋەدە قىلدى. «مۇنبەت يەرنىڭ گىياسى ئاللاھنىڭ ئىزنى بىلەن تولۇق ئۈنىدۇ (بۇ ۋەز نەسىھەتكە قۇلاق سېلىپ، ئۇنىڭدىن پايدىلىنىدىغان مۆمىننىڭ مىسالىدۇر)، ناچار يەرنىڭ گىياسى ئاز ئۆسىدۇ (بۇ ۋەز نەسىھەتتىن پايدىلىنالمايدىغان كاپىرنىڭ مىسالىدۇر.» (ئەئراف سۈرىسى58 ـ ئايەت).

بۇ يەردىكى مۇنبەت يەر دېمەك، ھەرىكەتلىرىدە ئىخلاسمەنلىك بىلەن توغرا يۆنىلىش غەلىبە قازانغان ياخشى جەمئىيەت دېمەكتۇر. ناچار يەر دېمەك، پارىخورلۇق، ئالدامچىلىق، كەززاپلىق ۋە تۈرلۈك ناشايان ئىشلار يامراپ كەتكەن بوزۇق جەمئىيەت دېمەكتۇر. بۇ جەمئىيەت ھەرگىز تەرققى قىلالالمايدۇ ۋە گۈللىنىش پىلانىنى ئىشقا ئاشۇرالمايدۇ. بۇ جەمئىيەت گۇناھ مەسىيەتكە چۆمۈپ كەتكەنلىكتىن، ئاللاھ بۇ جەمئىيەتكە پەقەت چەكلىك مىقداردا رىزىق بېرىدۇ.

«پەيغەمبەرلەرنى ئىنكار قىلغانلىقتىن ھالاك قىلىنغان) شەھەرلەرنىڭ ئاھالىسى ئىمان ئېيتقان ۋە (كۇفرىدىن، گۇناھلاردىن) ساقلانغان بولسا ئىدى، ئەلۋەتتە ئۇلارنى، ئاسمان زېمىننىڭ پاراۋانلىرىغا مۇيەسسەر قىلاتتۇق. لېكىن ئۇلار (پەيغەمبەرلەرنى) ئىنكار قىلدى، شۇڭا ئۇلارنى ئۆز قىلمىشلىرى تۈپەيلىدىن ھالا قىلدۇق .» (ئەئراف سۈرىسى 96 ـ ئايەت).

ئىككىنچى: سەبەبىيەت قانۇنى دېمەك، ئىللەت قانۇنى دېمەكتۇر. ۋەھالەنكى بۇ ئىسلام ئېتىراپ قىلغان قانۇن بولۇپ، بۇ قانۇن ۋىجداننىڭ ئويغاقلىقى، ھەر زامان ئاللاھنىڭ كۆزىتىپ تۇرىشى بىلەن بولىدىغانلىقىنى ئېتىراپ قىلىدۇ. ھەرىكىتىمىزنىڭ ھەققانى بولۇشى، ھەرىكەت ۋاقىتلىرىمىزنىڭ زايا بولۇپ كەتمەسلىك سەۋەبى، سەبەبىيەت قانۇنىدىن تاشقىرى بولۇپ، بۇ، گۈللىنىشنىڭ، غەلىبىگە ئېرىشىشنىڭ بىر شەرتىدۇر. ئاللاھنىڭ ھەر زامان كۆزىتىپ تۇرىشى، ئىشلەپچىقىرىش ئەسلىھەلىرىنى مۇھاپىزەت قىلىدىغان بىر خىل سەۋەبتۇر. ئاللاھنىڭ ھەر زامان كۆزىتىپ تۇرىشى، ئامانەت ۋە نەسىھەت سەۋەبلىرىدىن بىر سەۋەب بولۇپ، بۇلارنىڭ ھەممىسى

ئشلەپچقرىشتا كەم بولسا بولمايدىغان زۆرۈرىيەتلەردۇر. ناھايىتى روشەنكى، بىز ئىسلامغا يۈزلىنىش ۋە گۈللىنىش ھەرىكەتلىرىدە قىلچە ھودۇقۇپ قالمايمىز. ئىقتىسادىي گۈللىنىش، پەقەت ئىختىساس ئىگىلىرىنىڭ يېتىشىپ چىقىشى بىلەنلا ئىشقا ئاشىدۇ.

**1564-سۇئال: ئىجتىمائى گۈللىنىشنى ئىشقا ئاشۇرۇشتا دىققەت قىلىدىغان ئىشلار**

ئۇچقاندەك تەرەققى قىلدۇرىدىغان پەزىلەتنى يېتىلدۇرۇش، ھالبۇكى پەزىلەت روھتا بولىدۇ. بەدەندە بولسا روھنىڭ سىغىمچانلىقىنى ئىشقا ئاشۇرۇش ئۈچۈن ھازىرلىق ھالىتىدە بولىدۇ.

مەغرۇرلانماسلىق، چۈنكى مەغرۇرلۇق، خىزمەتچىلەرنى، مەمۇرى خادىملارنى ۋە سودا سېتىقچىلىقلارنى تەھدىت سالىدىغان خەۋپ خەتەردۇر.

ئادىل ۋە مۆتىدىل بولۇش، چۈنكى ئادالەت، ھەممە ئىشنىڭ ئاساسى، مۆتىدىللىق، ھەددىدىن ئېشىپ كەتمەسلىك ۋە ئالدىراقسانلىق قىلماسلىقنىڭ ئاساسىدۇر.

**1565-سۇئال: ئىسلامنىڭ گۈللىنىش ھەركىتى ئۈچۈن ئىنساننى تاۋلايدىغانلىقى**

ھەممىمىزگە مەلۇمكى، گۈللىنىش ھەرىكىتى ئۈچۈن، ئىنساننى مۇمياغا ئوخشاش يېتىشتۈرۈپ چىقىدىغان ئىسلامدەك بىر دىن ياكى بىرەر ئاساسنىڭ بارلىقىنى بىلمەيمىز.

1) ئىسلام ئىنساننى گۈللىنىشكە ياردەم قىلىدىغان يېمىرىلمەس بىر ئېتىقاد بىلەن يېتىشتۈرۈپ چىقىدۇكى، ئىنسان بۇ ئېتىقاد ئارقىلىق كۆزلەرنىڭ خىيانىتى ۋە دىللاردىكى يوشۇرۇن نەرسىلەرنى خالىس ئەمەل قىلغان قىلمىغانلارنى، مول مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش ئۈچۈن پۈتۈن كۈچىنى چىقارغان چىقارمىغانلارنى، ئالدامچىلىق قىلغان قىلمىغانلىقىنى، جۈملىدىن پۈتۈن ھەرىكەتلىرىنى بىلىپ تۇرىدىغان دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ھېساب ئالىدىغان ئاللاھقا بولغان ئىمانى قەلبىدە كۆچەتتەك كۆكلەپ، پۈتۈن ۋۇجۇدى پولاتتەك يوغۇرۇلۇپ چىقىدۇ. «سىلەردىن شۇنداق قىلغانلارنىڭ جازاسى پەقەت ھاياتى دۇنيادا خارلىققا قېلىش، قىيامەت كۈنى قاتتىق ئازابقا دۇچار بولۇشتۇر. ئاللاھ قىلمىشىڭلاردىن غاپىل ئەمەستۇر.» (بەقەرە سۈرىسى 85- ئايەت).

ناھايىتى روشەنكى، ئىنسان گۈللىنىش ھەرىكىتىگە پۈتۈن كۈچىنى، خوجايىنلارنىڭ كۆڭلىنى خوش قىلىش ئۈچۈن ئەمەس، بەلكى ئاللاھنىڭ رىزالىقىغا ئېرىشىش ئۈچۈن سەرپ قىلىدۇ. ئاللاھ پەقەت خالىس ئەمەللەرنىلا قوبۇل قىلىدۇ. ئاللاھ ئەڭ ياخشى كۆرىدىغان خالىس ئەمەللەر پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ:" شۈبھىسىزكى، ئاللاھ جان كۆيدۈرۈپ قىلغان ئەمەللىرىڭلارنى ئەڭ ياخشى كۆرىدۇ "دېگەندەك جان كۆيدۈرۈپ قىلغان ئەمەللەردۇر. ئىسلام ئىنسان قەلبىدە "ئەمەل قىلىش ئىبادەتتۇر "دېگەن ئېتىقادنى يېتىلدۈرىدۇ. ئاللاھ يولىدىكى جىھادنى سەل چاغلاپ قالماڭ. جىھادتا ئاللاھ ئۈچۈن كەڭلىكى ئاسمان ۋە زېمىندەك كېلىدىغان جەننەتنى تەمە قىلىپ جانلار سېتىلىدۇ. سەدىقىلەرنىمۇ سەل چاغلاپ قالماڭ. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "ئەگەر بىرەر مۇسۇلمان بىرەر كۆچەت تىكىپ قويسا ياكى زىرائەت قىلىپ قويسا، ئاندىن ئۇنىڭ مېۋىسىدىن ئۇچار قۇشلار ياكى ئىنسانلار يېسە، ئۇ مۇسۇلمان ئۈچۈن سەدىقە بولىدۇ "دېگەن.

2) ئىسلام ئىنساننى ئىبادەت بىلەن چېنىقتۇرۇپ، ھەسەتخورلۇق، كۆرەلمەسلىك، مەنمەنچىلىك، ئالدامچىلىق قاتارلىق ئىچكى تاشقى كېسەللەردىن خالىي قىلىپ ساغلام بىر ۋۇجۇد ۋە ئىگىلمەس، سۇنماس بىر روھقا ئىگە قىلىدۇ-دە، بۇنىڭ بىلەن ئىنسان پۈتكۈل ۋۇجۇدى بىلەن ئاللاھقا يۈزلىنىپ، ھەسەتخورلۇقنىڭ ئورنىغا ھەمكارلىششتەك باشقىلارنىڭ مال مۈلكىگە ھەسەت قىلىش ۋە تەمەخورلۇقنىڭ ئورنىغا قانائەتچانلىقتەك ئالىجاناب روھنى تاللايدۇ. « سىلەر

بەھرىمەن بولۇۋاتقان نەرسىلەرنىڭ ھەممىنى ئاللاھ بەرگەن » . (نەھلى سۈرىسى 53 ـ ئايەت).

جەنابى ئاللاھنىڭ «نامازنى (تەئدىل ئەركان بىلەن) ئوقۇغىن، ناماز ھەقىقەتەن قەبىھ ئىشلاردىن ۋە گۇناھلاردىن توسىدۇ » (ئەنكەبۇت سۈرىسى 45 ـ ئايەت) دەپ ۋەھيى قىلغىنىدەك، ناماز ئىنساننى روھىي ۋە جىسمانىي جەھەتتىن ساغلاملىق بىلەن تەمىن ئېتىدىغان ۋاستە بولۇپ، نامازغا تورغان دەقىقىلەردە ھەرگىزمۇ ئىقتىسادىي زىيان تارتىپ قالماستىن، بەلكى ئۆزى ئۈچۈن ئەڭ پايدىلىق ئاملىنى ھازىرلىغان بولىدۇ. چۈنكى نامازخان ئاللاھنىڭ ھۇزۇرىدا تۇرغان شۇ دەقىقىلەردە، ناماز ئىنساننىڭ ۋىجدانىنى ئويغىتىپ، قەلبىنىڭ چوڭقۇر قاتلاملىرىدا ئاللاھنىڭ ئوتلۇق مۇھەببىتى بىخ سۈردۈرىدۇ-دە، بۇنىڭ بىلەن ئىنسان نامازنى كۈچىنىڭ يېتىشىچە تەئدىل ئەركان بىلەن ئوقۇشقا تىرىشىدۇ.

3) ئىسلام ئىنساننى راستچىللىق، خۇشخۇي مۇئامىلە قاتارلىق گۈزەل ۋە ئېسىل ئەخلاقلار بىلەن يېتىشتۈرۈپ چىقىپ، ئۆزىگە ۋە ئۆزگىگە زىيانلىق بولغان توغرا ھەمكارلاشقۇچىلارنىڭ ئارىسىنى پارچىلايدىغان غەيۋەت شكايەت ۋە چېقىمچىلىقتىن يىراق قىلىدۇ. ئامانەت بىلەن ئىخلاسمەنلىك بولسا، ئىسلام مۆمىنلەرنى يېتىشتۈرگەن ئەڭ گۈزەل ئەخلاق پرىنسىپىدۇر، خۇددى پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "ئامانەتنى ساقلىيالمىغان ئادەمدە ئىمان مەۋجۇت ئەمەس "دېگىنىدەك، ۋاستە ئىش بىجىرگۈچىنىڭ قولىدىكى بىر ئامانەت بولسا، مەھسۇلات ئامبارچىنىڭ قولىدىكى بىر ئامانەتتۇر. بۇ گۈزەل ئەخلاق پرىنسىپلىرى ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشى بىلەن چەمبەر چەس باغلانغان بولۇپ، ئۇنىڭسىز ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشى مۇمكىن ئەمەس. ھەممىگە مەلۇمكى، بۇ ئەخلاق پرىنسىپلىرىغا كۆڭۈل بۆلمىگەن ھەر قانداق بىردۆلەتنىڭ ئىقتىسادىي ئىگىلىكى ئېغىر ۋەيرانچىلىققا ئۇچرىغان ھەم ئۇچرىماقتا. چۈنكى تەڭپۇڭلۇق يوقالغاچقا، مىزان تارازىلار ئوغۇرلىنىپ، نامراتچىلىق ۋە بۇزغۇنچىلىق كۈنسىرى ئاشقان ھەمدە باجخانا، تاموژنا قاتارلىق ئورۇنلارنىڭ مەسئۇل خادىملىرى دۆلەتنىڭ ئىشلىرىغا قىلچە كۆڭۈل بۆلمىگەچكە دۆلەت ئىگىلىكى تەلتۆكۈس ۋەيران بولغان بۇ خىل ناچار ئىستىللار ئارقىلىق ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشىنى قانداقمۇ ئىشقا ئاشۇرغىلى بولسۇن؟

4) ئىسلام ئىنساننىڭ پۈتكۈل ۋۇجۇدىغا قېرىنداشلىرى ۋە دوست بۇرادەرلىرىگە كۆڭۈل بۆلۈشتەك ئېسىل ئىنسانىي پەزىلەت تامغۇسىنى باسىدۇ. بۇنىڭ بىلەن ئىشچىلار بىلەن خوجايىنلار ئوتتۇرىسىدىكى مۇناسىۋەت پەقەت ئىشلەپچىقىرىش مۇئامىلىلا بولۇپ قالماستىن، بەلكى ئىنسانپەرۋەرلىك مۇئامىلىسىگە ئايلىنىدۇ. شۇنىڭدەك، تىجارەتچىلەر بىلەن تىجارەتچىلەر، كارخانىچىلار بىلەن كارخانىچىلار، ئىشلەپچىقارغۇچىلار بىلەن ئىشلەپچىقاغۇچىلار ئوتتۇرسىدىكى مۇئامىلە پەقەت خىزمەت ياكى كەسىپ مۇئامىلىلا بولۇپ قالماستىن، بەلكى ئۇ ئاممۇى رامكا ئىچىدىكى ئەڭ ئالىي ئىنسانپەرۋەلىك مۇئامىلىدۇر. بۇ مۇئامىلە ئىنسانلارنى دوستلۇق زەنجىرى بىلەن بىر بىرىگە مەھكەم باغلاپ، قۇربىنىڭ يېتىشىچە بىرىدىن ھېچنېمىنى ئايىماسلىقتەك ئېسىل پەزىلەتنى ۋۇجۇدقا چىقىرىدۇ. خۇددى يېتەكچىمىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: "كىمكى بىرەر مۆمىننىڭ دىشۋارچىلىقىنى ھەل قىلىپ قويسا، ئاللاھ ئۇ كىشىنىڭ قىيامەت كۈنىدىكى بىر دىشۋارچىلىقىنى ھەل قىلىپ قويىدۇ "دەپ ئېيتقىنىدەك، ئىنسانلار يۇقىرىقى ئېسىل ئەخلاق پرىنسىپىنى يوقىتىپ قويغان ھامان بۇ ماددى دۇنيادا، كىشىلىك ھاياتنىڭ بىخەتەرلىكى ئۈچۈن ئىجتىمائىي تۈزۈم ۋە قۇرۇلۇش مۇئەسسەسەلەرنى ئورنىتىشقا

مەجبۇر بولىدۇ. ھالبۇكى، بۇلار ئىنسانلارنىڭ ئارزۇ ئارمانلىرىنى تولۇق كاپالەتكە ئىگە قىلىشتىن ئىنتايىن يىراق بولغاچقا، نەتىجىدە ئىغىرئىجتىمائىي ۋە ئىقتىسادىي كىرىزىس ئوتتۇرىغا چىقىدۇ. بۇ كىرىزىسلاردىن قۇتۇلۇشنىڭ ئالدىنقى شەرتى يەنىلا پۈتكۈل ئىنسانىيەت دۇنياسىنىڭ قەتئىي ئىتىراپ قىلىسا زادى بولمايدىغان ئىسلام دىنىدىكى ئەڭ ئىسىل ئەخلاق ۋە مۇئامىلە پرىنسىپىدۇر.

## 1566 ـ سۇئال: مەبلەغنى كۆپەيتىش

مەبلەغنى كۆپەيتىش، گۈللىنىشنىڭ بىردىنبىر شەرتى. چۈنكى ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشى مالغا مۇھتاج. مەبلەغ قانچە كۆپ بولسا، كىرىمىمۇ شۇنچە كۆپ بولىدۇ. ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشى ئۈچۈن مەبلەغنى كۆپەيتىش كۆپىنچە ھاللاردا تۆۋەندىكىدەك ئۈچ خىل بولىدۇ.

بىرىنچى: دۆلەت گۈللىنىشكە تولۇق كاپالەتلىك قىلىدۇ. ئەگەردە دۆلەتنىڭ بۇنداق قىلىشقا قۇربى يەتمىسە تۆۋەندىكىدەك چارە قوللىنىدۇ.

1) خەلققە باجنى كۆپەيتىپ، يېڭى باج قانۇنىنى يولغا قويۇش، لېكىن باجنى كۆپەيتىش باھانىڭ ئۆرلەپ كېتىشكە، خىزمەتچىلەرنىڭ دۆلەتتىن مائاشلىرىنى ئۆستۈرۈپ بېرىشنى تەلەپ قىلىشىغا سەۋەبچى بولىدۇ. بۇنىڭ بىلەن مەبلەغنى كۆپەيتىش ھەقىقى ئەمەس ۋەھىمىلىك بولۇپ قالىدۇ.

2) دۆلەت مەركىزى بانكىدىن قەرز ئېلىش: يەنى مەركىزى بانكا كۆپلەپ پۇل بېسىپ، دۆلەتكە تاپشۇرىدۇ. بۇ پۇل پاخاللىقنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. ئۈچىنچى دۇنيا ئەللىرىنىڭ زامانىمىزدىكى ئىقتىسادىنى ۋەيران قىلىۋاتقان بىردىنبىر ئامال مانا بۇ.

3) دۆلەتنىڭ باشقا دۆلەتلەردىكى ياكى خەلقئارا بانكىدىن قەرز ئېلىشى. بۇ پايدىلىق بولسىمۇ كۆپىنچە ئۇ جازانە بولۇپ، ئاللاھنىڭ دىنىدا ھالال ئەمەس. ئۇنىڭ ئۈستىگە، قەرز بەرگۈچى دۆلەت ياكى بانكىنىڭ قەرز بېرىشتە، سىياسىي، ئىقتىسادىي، ئىجتىمائىي ۋە مەدەنىي غەرەز ئارىلاشقان بولغاچقا خەلقنىڭ ئېغىر بەدەل تۆلىشىگە توغرا كېلىدۇ. يەنە كېلىپ بۇ مۇسۇلمانلارنىڭ تۈپ مەنپەئىتىگە ئىنتايىن زىيانلىق.

ئىككىنچى: چەتئەل شىركەتلىرىنىڭ بىۋاستە مەبلەغ سېلىشى، بۇ ئامانلىق ۋە ئەخلاقى جەھەتلەردىن تولىمۇ خەتەرلىك، بۇ خىل ئەھۋال ئاستىدا دۆلەت مەبلىغىدىن تولۇق پايدىلىنالمايدۇ. چۈنكى چەتئەل شىركەتلىرى زور مەنپەئەتكە ئېرىشىشنى كۆزلىمىسە ھەرگىزمۇ چەتئەلدە مەبلەغ سالمايدۇ. بۇنىڭدىن كۆرىۋېلىشقا بولىدۇكى، ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈش ئۈچۈن چەتئەل مەبلىغىدىن پايدىلىنىش زۆرۈر ۋە مەجبۇرى بولۇپ قالمىغان ئەھۋال ئاستىدا جائىز ئەمەس.

ئۈچىنچى: خەلقنى ئىقتىسادى گۈللىنىشكە سەپەرۋەر قىلىش، يەنى ئەگەر دۆلەتنىڭ ئىقتىسادنى گۈللەندۈرۈشكە قۇربى يەتمىسە ياكى خەلقنى ئىقتىسادىي گۈللىنىشكە كەڭ سەپەرۋەر قىلماقچى بولسا، ئىسلام ئىقتىسادى تۈزۈلمىسى دائىرىسى ئىچىدىلا پىلاننى ئىشقا ئاشۇرالايدۇ. يەنى ئىسلام قانۇنىنىڭ پرىنسىپىغا ئاساسەن، مۇسۇلمانلار جەمئىيىتى ئاز چىقىم قىلىپ، مۆتىدىل خىراجەت قىلىدىغان بىر جەمئىيەتتۇر، چۈنكى ئىسلام بارلىق كىرىم چىقىم ئىشلىرىدا مۆتىدىل بولۇشقا بۇيرۇيدۇ. « قولۇڭنى بويىنۇڭغا باغلىۋالمىغىن (يەنى بېخىللىق قىلمىغىن)، قولۇڭنى تولىمۇ ئىچىپىمۇ كەتمىگىن (يەنى ئىسراپ قىلمىغىن)، (ئۇنداق قىلساڭ پۇلسىز قېلىپ) مالامەتكە، پۇشايمانغا قالىسەن» ( ئىسرا سۈرىسى 29 ـ ئايەت).

جانابى ئاللاھ بۇ ئايەتتە ئىسراپخورلۇقتىن ئاگاھلاندۇرغان. ئىسراپخورلۇقتا قىلىنغان چىقىم گەرچە ئاز بولسىمۇ ئۇ يەنىلا هارامدۇر. «ئىسراپ قىلغۇچىلار ھەقىقەتەن شەيتانلارنىڭ قېرىنداشلىرىدۇر، شەيتان پەرۋەردىگارىغا تولىمۇ كۇفرانى نېمەت قىلغان ئىدى» (ئىسرا سۈرىسى 28 ـ ئايەت). شۇنداقلا ئاللاھ ھالال چىقىم قىلىشتا ئىسراپخورلۇق دەپ ئاتالغانلىقى ئۈچۈن چەكتىن ئېشىپ كېتىشنى قەتئى چەكلىگەن، شۇنىڭ بىلەن بىر ۋاقىتتا ئىسراپ قىلمىغان ئەھۋال ئاستىدا نورمال ھالەتتە ھالال (نەرسىلەرنى) ئىستېمال قىلىشنى چەكلىمىگەن. «ئى ئادەم بالىلىرى! ھەر ناماز ۋاقتىدا (ياكى تاۋاپ ۋاقتىدا ئەۋرىتىڭلارنى سەترى قىلىپ تۇرىدىغان) كىيىمىڭلارنى كىيىڭلار، يەڭلار، ئىچىڭلار، ئىسراپ قىلماڭلار، ئاللاھ ئىسراپ قىلغۇچىلارنى ھەقىقەتەن ياقتۇرمايدۇ. ئېيتقىنكى ئاللاھ بەندىلىرى ئۈچۈن ياراتقان لىباسلارنى، شېرىن، پاك رىزىقلارنى كىم ھارام قىلدى. ئېيتقىنكى، ئۇلار بۇ دۇنيادا مۆمىنلەر ئۈچۈن يارىتىلغان (گەرچە ئۇلارغا كۇففارلار شېرىك بولسىمۇ). ئاخىرەتتە بولارمۆمىنلەرگىلا خاستۇر. (ئاللاھنىڭ بىر ۋە شېرىكى يوق ئىكەنلىكىنى) بىلىدىغان قەۋم ئۈچۈن ئايەتلەرنى مۇشۇنداق تەپسىلى بايان قىلىمىز.» ( ئەئراف سۈرىسى 31 ـ 32 ـ ئايەتلەر).

**1567ـ سۇئال: پەن تېخنىكىنىڭ تەرەققىياتى ئىقتىسادىي گۈللىنىشنىڭ شەرتى ئىكەنلىكى**

ئىقتىسادشۇناسلارنىڭ ھەممىسى بىردەك: ھازىر ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشى ئۈچۈن چوقۇم پەن تېخنىكىنىڭ تەرەققى قىلىشى شەرت دەپ يەكۈن چىقىرىشتى. تەرەققى تاپقان دۆلەتلەر، تەرەققى قىلىۋاتقان ئۈچىنچى دۇنيا ئەللىرىنىڭ ئىقتىسادىي جەھەتتىن گۈللىنىشىنى تۇرلۇك ئۇسۇللار ئارقىلىق بوغۇپ تاشلاپ، ئۇلارغا پەن تېخنىكا ئارقىلىق شىددەتلىك ھوجۇم قىلماقتا. دېمەك، ھازىرقى زامان پەن تېخنىكىغا ئېرىشمەي تۇرۇپ گۈللىنىشتىن سۆز ئېچىشمۇ مۇمكىن بولمىغان ئىكەن، ئۇ ھالدا، مۇسۇلمانلارنىڭ چوقۇم ئۆزلىرىگە خاس پەن تېخنىكىسى بولۇشى شەرت. لېكىن بۇ پەن تېخنىكىنىڭ سىرىنى پەقەت پەۋقۇلئاددە ئەقىل پاراسەتلىك ۋە تەجرىبىلىك مۇتەخەسسىسلارلا بىلەلەيدۇ. شۇڭا ئىسلام دۆلەتلىرى ئەنە شۇنداق مۇتەخەسسىسلارنىڭ يېتىشىپ چىقىشى ئۈچۈن پۈتكۈل مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىنى ھەرىكەتكە كەلتۈرۈپ ئۆز مەسئۇلىيىتىنى تولۇق جارى قىلدۇرۇشى لازىم.

**1568ـ سۇئال: تاۋارلارغا لايىق بازار بولۇش**

ئىقتىسادنىڭ گۈللىنىشى دېمەك، مەھسۇلاتلارنىڭ موللىقى دېمەكتۇر. مەھسۇلاتلار ئىستېمالچىلارغا مۇھتاج، ئىستېمالچىلار دۆلەت ئىچىدە بولىدۇ، ئۇنداقتا ئىشلەپچىقىرىلغان تاۋار چوقۇم خەلقنىڭ ئېھتىياجىدىن ئېشىپ كەتمەسلىكى كېرەك. تاۋار خەلقنىڭ ئېھتىياجىدىن ئېشىپ كەتكەن ھامان، تاۋارلارغا لايىق تاشقى بازار تېپىشقا توغرا كېلىدۇ. ئورتاق ئىسلام بازىرى بەرپا قىلىش مۇسۇلمانلار جەمئىيىتىنىڭ باش تارتىپ بولمايدىغان مۇقەددەس بۇرچىدۇر . « مۆمىن ئەرلەر، مۆمىن ئاياللار بىر بىرى بىلەن دوستتۇر » (تەۋبە سۈرىسى 71ـ ئايەت). «ياخشى ئىشقا، تەقۋادارلىققا ياردەملىشىڭلار، گۇناھقا ۋە زۇلۇمغا ياردەملەشمەڭلار » .( مائىدە سۈرىسى 2 ـ ئايەت).

**1569ـ سۇئال: ئىقتىسادىي گۈللىنىشنى ئىشقا ئاشۇرۇشنىڭ شەرتلىرى**

ئىسلام ئورتاق بازىرى ئىقتىسادىي گۈللىنىشنىڭ ئەڭ مۇھىم ئامىللىرىنىڭ بىرى بولۇپ، ئىقتىسادىي گۈللىنىش پەقەت تۆۋەندىكىدەك بىر قانچە شەرت ئاستىدىلا ئىشقا ئېشىشى مۇمكىن:

1) مۇسۇلمانلارنىڭ بايلىقنى قوغداپ، مال مۈلكىنى مۇسۇلمان دۆلەتلەردە ساقلاپ قېلىش، بولۇپمۇ بۇ دۆلەتلەردە سان ساناقسىز بايلىقلار، سانائەت، سانائەت مەھسۇلاتلىرى ۋە باشقا تۈرلۈك بايلىق مەنبەلىرى تولۇپ ياتقان ئەھۋال ئاستىدا، مۇسۇلمان دۆلەتلىرىدىكى سودىگەر ۋە تىجارەتچىلەر ئۆز دۆلىتىنىڭ ئېھتىياجىغا ئاساسەن ئۆزلىرىدە بولمىغان قىسمەن تاۋارلارنى غەيرى ئىسلام دۆلەتلىرىدىن ئىمپورت قىلىدۇ.

2) كۆپلەپ مەھسۇلات ئىشلەپچىقىرىش، تاۋارلارغا بولغان ئېھتىياج ئاشقان چاغدا بازارنىڭ مەھسۇلاتلارغا بولغان تەلىپىمۇ شۇنچە ئاشىدۇ.

3) بۇ مىللىي سانائەت ۋە مىللىي سانائەتنى تەرەققى تاپقۇزىدىغان يېڭى سانائەتنىڭ بەرپا قىلىنىشىغا ئاساس سالىدۇ.

4) سۈپەتلىك تاۋارلار بىلەن بازارنىڭ ئېھتىياجىنى قاندۇرۇش، خىلمۇ خىل تاۋارلارنىڭ تېخىمۇ كۆپلەپ ئىشلەپچىقىرىش ۋە كەشپ قىلىشىغا ئاساس يارىتىدۇ.

5) خىلمۇ خىل تاۋارلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىشى ۋە كەشپ قىلىنىشى تېخىمۇ كۆپ تەجرىبىلىك ئىشچىلار ۋە مەھسۇلاتلارنى تەلەپ قىلىدۇ.

6) بىر قىسىم ئىسلام دۆلەتلىرى ئىشسىزلىقنى يوقىتىش ئۈچۈن جىددى ھەرىكەت قىلماقتا، چۈنكى ئىسلام ئورتاق بازىرى ئىشچىلارغا پۇرسەت يارىتىپ بېرىش بىلەن بىرگە تېخىمۇ كۆپ تاۋارلارنىڭ ئىشلەپچىقىرىلىشى ئۈچۈن كۆپلىگەن قول سانائەتچىلىرىگە تولۇق كاپالەتلىك قىلىدۇ.

7) بۇنىڭ بىلەن نامراتچىلىق، نادانلىق (ساۋاتسىزلىق) ۋە كېسەللىكتىن ئىبارەت تۈرلۈك ئىجتىمائىي قىينچىلىقلار ھەل قىلىنىدۇ.

8) ئىسلام ئورتاق بازىرى، ئىسلام دۆلەتلىرى ئارىسىدىكى ئىقتىسادىي قورۇلمىنى تاماملىغاندىن كېيىن، ئۆز ئېھتىياجىنى ئىسلام دۆلەتلىرى ئارىسىدىكى ئەڭ يۇكسەك سەۋىيەدە ئۆز بايلىقلىرى بىلەن تەمىن ئېتىشنى مەقسەت قىلىدۇ.

9) ئىسلام ئورتاق بازىرى مۇسۇلمانلارنى دوستلۇق ۋە قېرىنداشلىق زەنجىرى بىلەن بىر بىرىگە چەمبەرچەس باغلاپ، ئىسلام مىللەتلىرى ۋە دۆلەتلىرى ئوتتۇرىسىدىكى ئورتاق غايە ۋە مەنپەئەتنى ئىشقا ئاشۇرۇشنى مەقسەت قىلىدۇ. پايدا مەنپەئەت ئورتاقلاشقان چاغدا بىر دۆلەتتە يۈز بەرگەن ئىقتىسادىي كىرىزىس، توغرىراقى سىياسىي كىرىزىسنىڭ باشقا دۆلەتلەرنىڭ تۈپ مەنپەئىتىگە زىيان زەخمەت يەتكۈزۈشنىڭ ئالدىنى ئېلىپ، ھەمكارلىق دائىرىسى ئىچىدە مۇقىملىقنى ساقلاپ قالغىلى بولىدۇ.

10) ئىسلام ئورتاق بازىرى ئىسلام دۆلەتلىرى ئارىسىدا تەڭپۇڭلۇقنى ساقلاپ قالغانلىقتىن، ئىسلام دۆلەتلىرى ئالغا چوڭ سەكرەپ چىقىدۇ.

11) ئىسلام ئورتاق بازىرىنىڭ قۇرۇلۇشى، مۇسۇلمانلارنىڭ روھى دۇنياسىغا ئورناپ كەتكەن، "قولمىزدىن ھېچ ئىش كەلمەيدۇ "دەيدىغان ئاجىزانە ۋە مەھكۇملارچە كۆز قاراش ۋە قۇللۇق ئىدىيىسىنى پاچاقلاپ تاشلاپ، پارلاق ھەقىقەتنى ئىشقا ئاشۇرىدۇ.

12) تاۋار ئېكسپورت قىلغۇچى دۆلەتلەر دائىم باشقا دۆلەتلەرنى تۈرلۈك شەرتلەر بىلەن بوغۇپ، ئۇلارنىڭ تۈپ مەنپەئەتلىرىنى ئېغىر دەپسەندە قىلىپ، مۇستەملىكچىلىك كېشەنلىرى بىلەن ئۇلارنىڭ پۇت قوللىرىنى چۈشەپ قويىدۇ. بولۇپمۇ ئىسلام دۇنياسىنى. ئىسلام ئورتاق بازىرى دەرھال ھەرىكەتكە كەلگەن چاغدا، مونۇپۇل قىلىنغان ئىسلام دۆلەتلىرىنى قۇتۇلدۇرالايدۇ.

13) بۇنىڭ بىلەن چەتئەللىكلەرنىڭ ئىقتىسادى ئارقىلىق ئىسلام دۆلەتلىرىدە قالايمىقانچىلىق تۇغدۇرۇشىنىڭ ئالدىنى ئالىدۇ.

14) ئىسلام ئورتاق بازىرى غەيرى ئىسلام دۆلەتلىرىدىن تاۋار ئىمپورت قىلىشنى قەتئىي چەكلەيدۇ. غەيرى ئىسلام دۆلەتلىرىنىڭ تاۋار ئېكسپورت قىلىشى ۋە تىجارەت ئارقىلىق ئىسلام ۋە مۇسۇلمانلارغا ئوچۇقتىن ئوچۇق جەڭ ئېلان قىلىۋاتقانلىقىنى تونۇپ يەتكەن چېغىمىزدا، ئىسلام ئورتاق بازىرىنىڭ قۇرۇلۇشى مۇسۇلمانلارغا قارشى تەڭلەنگەن مۇستەملىكە دۆلەتلىرىدىكى قورال ياراقلارنى ئۈزۈل كېسىل يوق قىلىۋېتەلەيدىغان ئاچقۇچلۇق ئامىل ئىكەنلىكىنى بىلىۋالالايمىز. بۇنىڭدىن مەلۇم بولدىكى، ئىسلام ئورتاق بازىرىنى قۇرۇپ چىقىش، ئىسلام دۆلەتلىرىنى گۈللەندۈرۈشتىكى ئامىللاردىن بىرسى، شۇنداقلا ئۇنى بىلىش ھەر بىر مۇسۇلماننىڭ باشتارتىپ بولمايدىغان مەجبۇرىيىتىدۇر.

15) ئىسلام ئورتاق بازىرىنى قۇرۇش ئارقىلىق، مۆمىنلەرنىڭ بىر بىرىگە ساھىپ چىقىشى ۋە كۇففارلاردىن ئايرىلىپ چىقىشنىڭ ئاساسىنى ياراتقىلى بولىدۇ.

## 1570ـ سوئال: گۈللىنىشنىڭ ئاساسى پرىنسىپلىرى توغرىسىدىكى قۇرئان كەرىمنىڭ بايانلىرى

گۈللىنىشنىڭ ئەۋزەل شەرت شارائىتىنى، دېھقانچىلىق، سانائەت ياكى باشقا شەيئىلەرنىڭ تەرەققىياتى بىلەن ئۆلچەش ئانچە ئاقىلانىلىك ئەمەس. بىز پەقەت ئىسلامغا مۇراجەت قىلغاندىلا گۈللىنىش ھەققىدە قانائەتلىنەرلىك جاۋابقا ئېرىشەلەيمىز. ئالايلۇق: ئىسلامدا ئاچلارغا تاماق بېرىش، يالىڭاچلارنى كىيىم كېچەك بىلەن تەمىنلەشتەك ئەۋزەللىكلەر ۋە خۇسۇسىيەتلەر بار. «زاكات پەقەت پېقىرلارغا، مىسكىنلەرگە، بېرىلىدۇ » . (تەۋبە سۈرىسى 60 ـ ئايەت). بۇ ئايەتتە ئەڭ ئاۋۋال پېقىرلارنىڭ ئېھتىياجىنى قامداش ئالاھىدە تەكىتلەنگەن. ئاللاھ رامىزان تۇتالماي ياكى قەسەم قىلىش، زىنار قىلىش، ئادەم ئۆلتۈرۈشتەك ئېغىر يېنىك جىنايەتلەرنى ئۆتكۈزۈش بەدىلىگە كاپپارەت بەرگەنلەر ھەققىدە مۇنداق دەيدۇ: «ھەقىقەتەن ياخشىلار كافۇر ئارىلاشتۇرۇلغان (مەي تولدۇرۇلغان) جاملاردىن ئىچىدۇ. (ئۇ كافۇر جەننەتتىكى بىر) بۇلاقتىن (ئېتىلىپ چىققان بولۇپ)، ئۇنىڭدىن ئاللاھنىڭ (ياخشى) بەندىلىرى ئىچىدۇ، ئۇ، بۇلاقنى ئۇلار (خالىغان جايلىرىغا) ئېقىتىپ بارالايدۇ. ئۇلار ئۆز ئۈستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشنى ئورۇنلايدۇ ۋە دەھشىتى كەڭ دائىرىلىك بولغان كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقىدۇ. ئۆزى مۇھتاج تۇرۇقلۇق، مىسكىنگە، يېتىمگە ۋەئەسىرگە تائام بېرىدۇ. (ئۇلار ئېيتىدۇ) "سىلەرگە بىز ئاللاھنىڭ رازىلىقى ئۈچۈن تائام بېرىمىز.. " سىلەردىن (بۇنىڭ بەدىلىگە) ھېچ قانداق مۇكاپات ۋە تەشەككۇر تەلەپ قىلمايمىز.» (ئىنسان سۈرىسى 5 ـ9 ـئايەتلەر).

مۇھتاجلارغا ئۆزى بېرىش تۆگۈل باشقىلارنى سەپەرۋەر قىلمايدىغان ناكەسلەر ھەققىدە مۇنداق دېگەن: « دىننى ئىنكار قىلغان ئادەمنى كۆردۈڭمۇ؟ ئۇ يېتىمنى دۇشكەلەيدىغان، مىسكىنگە تاماق بېرىشنى تەرغىب قىلمايدىغان ئادەمدۇر. » (مائۇن سۈرىسى 1ـ 3 ـ ئايەتلەر) « ھەرگىز ئۇنداق ئەمەس، سىلەر يېتىمنى ھۆرمەت قىلمايسىلەر؟ بىر بىرىڭلارنى مىسكىنگە ئاش نان بېرىشكە تەرغىب قىلمايسىلەر. » (فەجر سۈرىسى 17 ـ 18 ـ ئايەتلەر). مۇھتاجلارنى كىيىم كېچەك بىلەن تەمىنلەش ئىككىنچى ئورۇندا تۇرىدۇ. چۈنكى غىزا بەدەننىڭ قالقىنىدۇر. « ئاتىلار، ئانىلار قائىدە بويىچە يېمەك ئىچمەك ۋە كىيىم كېچەك بىلەن تەمىنلەپ تۇرۇشى كېرەك.» (بەقەرە سۈرىسى

23 ـ ئايەتلەر). « ئاللاھ سىلەرنى سەھۋەنلىك بىلەن قىلغان قەسەمڭلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتمايدۇ. لېكىن سىلەرنى قەستەن قىلغان قەسەمڭلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتىدۇ (مۇنداق قەسەمڭلارنى بۇزساڭلار) ئۇنىڭ كەففارىتى ئائىلەڭلارغا بېرىدىغان ئوتتۇرا دەرىجىلىك تاماق بىلەن ئون مىسكىننى بىر ۋاخ غىزالاندۇرۇشتۇر، ياكى ئۇلارغا (يەنى ئون مىسكىنگە بەدىنىنى يېپىپ تۇرىدىغان) بىر قۇر كىيىم بېرىشتۇر، ياكى بىر قۇل ياكى بىر چۆرىنى ئازاد قىلىشتۇر.» (مائىدە سۈرىسى 89 ـ ئايەت). « ئاللاھ تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى قىلغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار، ئۇلارنى يېمەك ئىچمەك، كىيىم كېچەك بىلەن تەمىنلەڭلار، ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىڭلار.» (نىسا سۈرىسى 5 ـئايەت). )

يۇقىرىقىلاردىن كۆرۈۋېلىشقا بولىدۇكى، گۇللىنىشىمىز ئۈچۈن ئالدى بىلەن بىز مۇھتاجلارنىڭ ئېھتىياجىنى قامدىشىمىز شەرت. ئىسلام نۇقتىئىنەزىرىدىن قارىغاندا، مۇھتاجلارغا ئالدى بىلەن بەدەنىنىڭ قالقىنى بولغان يېمەك ئىچمەكنى (ئۇزۇقلۇق ماددىسىنى) بېرىپ بولغاندىن كېيىن كىيىم كېچەك بىلەن تەمىنلەش شەرتتۇر. چۈنكى بۇلار باش تارتىپ بولمايدىغان مەجبۇرىيەتلەردۇر.

# ئون ئۈچىنچى بۆلۈم. كۈندىلىك تۇرمۇشقا ئالاقىدار ھۆكۈملەرنىڭ بايانى

## بىرىنچى باپ. ۋەسىيەتنىڭ بايانى

### 1571ـ سۇئال: ۋەسىيەت ئۇقۇمى ۋە ئۇنىڭ يولغا قويۇلۇشى

ۋەسىيەتتىن بىر ئادەمنىڭ، مەن ئۆلگەندىن كېيىن پالانىغا پالانى نەرسىنى پۈتۈنلەي ياكى ئىشلىتىۋالغىلى بېرىڭلار، دەپ قالدۇرۇپ كەتكەن سۆزى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كېتىش ئىسلام دىنىدا يولغا قويۇلغان بىر ئىشتۇر. بۇ ھەقتە ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئەگەر سىلەردىن بىرەيلەن ئۆلۈش ئالدىدا كۆپ مال قالدۇرسا، ئۇنىڭ ئاتا ـ ئانىسىغا ۋە خىش ـ ئەقرىبالىرىغا ئادىللىق بىلەن ۋەسىيەت قىلىشى تەقۋادارلارنىڭ ئۈتەشكە تېگىشلىك بۇرچى سۈپىتىدە پەرز قىلىندى [سۈرە بەقەرەـ180]

ۋەسىيەت قىلىش پەرز ئەمەس مۇستەھەپتۇر. ئەگەر ۋەسىيەت قىلىش پەرز بولىدىغان ئىش بولسا، ھەممە مۇسۇلمانىنىڭ ۋەسىيەت قىلىشى لازىم بولغان بولاتتى. لېكىن ئەگەر بىر ئادەمنىڭ ئۈستىدە باشقىلارنىڭ قەرزلىرى، ھەقلىرى ۋە ئامانەتلىرى بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ قەرز ئىگىلىرىگە قەرزىنى بېرىۋېتىشكە، ھەق ئىگىلىرىگە ھەقلىرىنى ئادا قىلىشقا ۋە ئامانەت ئىگىلىرىگە قايتۇرۇپ بېرىشكە ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كېتىشى پەرزدۇر.

ئەبۇ ئۇمامە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ: شەك شۈبھىسىزكى، الله بارلىق ھەق ئىگىسىنىڭ ھەققىنى تولۇق بەردى، شۇڭا مىراسخورغا ۋەسىيەت قالدۇرۇش ئىناۋەتسىزدۇر، دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم. (ئەبۇ داۋۇد: 2870)

شۇنىڭ بىلەن ۋەسىيەت قىلىشقا بۇيرۇغان مەزكۇر ئايەتنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلغان بولىدۇ. بەزى ئالىملار، مەزكۇر ئايەتنىڭ ھۆكمى ئەمەلدىن قالدۇرۇلمىغاندۇر، ئايەتنىڭ ھۆكمى

پەقەت كاپىرغا ياكى قۇل ئاتا ئانىلارغا ئوخشاش مىراس ئالالمايدىغان ئاتا ئانىلارنى ۋە مىراس ئالالمايدىغان ئۇرۇق تۇغقانلارنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ، دەيدۇ. زاھھاك، تاۋۇس ۋە ھەسەن قاتارلىقلارمۇ بۇ قاراشتىدۇر. بۇ قاراشنى ئىمام تەبەرىي ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن! توغرا قاراش دەپ تاللىدى. ئاللاھ تائالانىڭ يۇقىرقى ئايىتىدە ۋەسىيەتكە ھېچقانداق چەكلىمە قويۇلماستىن مۇتلەق ھالىتىدە كەلدى. لېكىن ۋەسىيەتنىڭ قانچىلىق مىقداردا بولىدىغانلىقىغا مىراس ئايىتى ۋە تۆۋەندىكى ھەدىس چەكلىمە قويدى.

ئامىر ئىبنى سەئد ئاتىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: ۋىدالىشىش ھەججىدە قاتتىق ئاغرىپ قېلىپ، ئۆلۈم گىرداۋىغا بېرىپ قالغانىدىم. شۇ چاغدا پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مېنى يوقلاپ كەلدى. مەن: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! سەن كېسەلىمنىڭ ئېغىرلىشىپ كەتكەنلىكىنى كۆرۈپ تۇرۇپسەن، مەن بولسام كۆپ ماللىق ئادەم، مېنىڭ بىر قىزىمدىن باشقا مىراسخورۇم يوق، شۇڭا ماللىرىمنىڭ ئۈچتىن ئىككى قىسمىنى سەدىقە قىلايمۇ؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ياق، دېدى. مەن: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنداقتا ماللىرىمنىڭ يېرىمىنى سەدىقە قىلايمۇ؟ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم يەنە: ياق، دېدى. مەن: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! ئۇنداق بولسا، ماللىرىمنىڭ ئۈچتىن بىرى بولسۇنمۇ؟ دېدىم. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۈچتىن بىرى بولسۇن، ئۈچتىن بىرىمۇ كۆپلۈك قىلىدۇ. شەك شۈبھىسىزكى، ۋارىسلىرىڭنى باي ھالەتتە قالدۇرۇشۇڭ، ئۇلارنى كىشىلەرگە موھتاج قىلىپ كەمبەغەل ھالەتتە قالدۇرۇشۇڭدىن ياخشىدۇر. اللەنىڭ رازىلىقىنى تەلەپ قىلىپ سەرپ قىلغان ھەرقانداق خىراجىتىڭگە، ھەتتا ئايالىڭنىڭ ئاغزىغا سالغان نەرسىگىمۇ چوقۇم ئەجىر ئالىسەن، دېدى. مەن: ئى اللەنىڭ پەيغەمبىرى! مەن كېسەل سەۋەبى بىلەن بۇرادەرلىرىمدىن ئايرىلىپ كەينىدە قالارمەنمۇ؟ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سەن ھەرگىز كەينىدە قالمايسەن (يەنى ساھابىلەردىن ئايرىلىپ مەككىدە قالمايسەن)، كەينىدە قالغان تەقدىردىمۇ، اللەنىڭ رازىلىقىنى كۆزلەپ قانداق بىر ئەمەلنى قىلىدىكەنسەن، شۇ ئەمەلىڭ بىلەن دەرىجەڭنى ۋە مەرتىۋەڭنى ئاشۇرىۋېرىسەن. ئۆمرۈڭ ئۇزۇن بولۇشى، تېخى نۇرغۇن كىشىلەر سەندىن پايدىلىنىشى، يەنە نۇرغۇن كىشىلەر سەندىن زىيان تارتىشى مۇمكىن، دېدى. ئارقىدىنلا: ئى اللە! ساھابىلىرىمنىڭ ھىجرىتىنى داۋاملاشتۇرغىن، ئۇلارنى كەينىگە (يەنى ھىجرەت قىلىپ چىققان يۇرتىغا) قايتۇرۇۋەتمىگىن! دەپ دۇئا قىلدى ۋە: بىچارە سەئد ئىبنى خەۋلە دېگىنىچە، ئۇنىڭ مەككىدە ئۆلۈپ كەتكەنلىكىگە ئىچ ئاغرىتقانلىقىنى بىلدۇردى. (بۇخارى: 4409)

### 1572ـ سوئال: ۋەسىيەتنى ئورۇنلاشتا بىلىشىلىشقا تېگىشلىك مەسىلىلەر

باشقا مىراسخورلارنىڭ رازىلىقى بولمىغان ھالەتتە ئومۇمىي مال مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن بىرىدىن ئارتۇق ۋەسىيەت قىلىش توغرا ئەمەس. ئەگەر مال ئىگىسى ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئۇنىڭ بالاغەتكە يەتكەن مىراسخورلىرى ئۇنىڭ ئومۇمىي مال مۈلكىنىڭ ئۈچتىن بىرىدىن ئارتۇق بېرىشكە قىلغان ۋەسىيىتىگە رازى بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ قىلغان بۇ ۋەسىيىتى توغرا بولىدۇ. چۈنكى بۇ ۋەسىيەتكە قوشۇلماسلىق مىراسخورلارنىڭ ھەققى. ئۇلارنىڭ رازى بولغانلىقى ئۇلارنىڭ بۇ ھەققىدىن چۈشۈپ بەرگەنلىكى ھېسابلىنىدۇ.

قەرز ۋەسىيەتتىن بۇرۇن ئادا قىلىنىدۇ. مەسىلەن، مال- مۈلكىدىن باشقىلارغا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن بىر ئادەمنىڭ ئۈستىدە باشقىلارنىڭ قەرزى بولغان ۋە ئۇنىڭ پۈتۈن مال- مۈلكى ئۇنىڭ شۇ قەرزىگە يېتىدىغان بولسا، ئۇنىڭ مال- مۈلكى ئۇنىڭ قەرزىگە تۆلىنىدۇ ۋە ئۇنىڭ ۋەسىيتى ئورۇنلانمايدۇ. چۈنكى قەرزنى تۆلەش پەرزدۇر.

ۋەسىيەت قىلغان ئادەم ئۆلۈشتىن ئىلگىرى ئۇ ۋەسىيەتنى ئورۇنلاش لازىم ئەمەس. شۇڭا ۋەسىيەت قىلغان ئادەم، ئۆلۈشتىن ئىلگىرى قىلغان ئۇ ۋەسىيتىدىن يېنىۋالسىمۇ بولىدۇ.

قىلىنغان ۋەسىيەت شەرئىەت ئەھكاملىرىغا ئۇيغۇن بولۇشى لازىم. شۇڭا بىر ئادەم مەسىلەن ئۆلگەندىن كېيىن كىشىلەرنىڭ ئۈچ كۈنگىچە كېلىپ ئۇنىڭ ئۆيىدىن تاماق يېيىشىگە ۋەسىيەت قىلىپ قويغان بولسا، ئۇنىڭ بۇ ۋەسىيتى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. چۈنكى كىشىلەرنىڭ ئۆلۈم چىققان ئۆيدىن ئۆلۈم ئۈزىغان كۈندىن ئېتىبارەن ئۈچ كۈنگىچە تاماق يېيىشى ياخشى ئىش ئەمەستۇر.

بىر ئادەم، مەن ئۆلگەندىن كېيىن نامىزىمنى پالانى چۈشۈرسۇن ياكى مېنىڭ ئۆلۈكىمنى باشقا بىر شەھەرگە ئاپىرىپ قويۇڭلار ياكى مېنىڭ كېپەنلىكىمگە مۇنداق، مۇنداق رەخت ئىشلىتىڭلار ياكى قەبرەمنى لاي بىلەن قاتۇرۇڭلار ياكى قەبرەمگە گۈمبەز ياساڭلار، ياكى قەبرەمدە قۇرئان ئوقۇغان ئادەمگە مۇنداق، مۇنداق نەرسە بېرىڭلار، دەپ ۋەسىيەت قىلغان بولسا، ئۇنىڭ بۇ ۋەسىيتى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. يۇقىرىدا بايان قىلىنغانلاردىن ۋەسىيەتنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەم، ۋەسىيەت قىلىنغۇچى ئادەم ۋە ۋەسىيەت قىلىنغان نەرسىدىن ئىبارەت ئۈچ تەرەپنىڭ شەرتلىرىنىڭ تولۇق بولۇشى لازىم.

### 1573- سۇئال: ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەمدە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان شەرتلەر

1- ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەم ۋەسىيەت قىلىش سالاھىتىگە ئىگە بولغان بولۇشى لازىم. يەنى بالاغەتكە يەتكەن، ئەقلى ھۇشى جايىدا ۋە ۋەسىيەتنى رازىمەنلىك بىلەن قىلغان بولۇشى لازىم.

2- ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەم مال- مۈلكىنىڭ ھەممىسى قەرزگە كېتىپ قالغىدەك دەرىجىدە قەرزدار بولۇپ قالماسلىقى لازىم. چۈنكى قەرزنى ۋەسىيەتنى ئورۇنلاشتىن ئىلگىرى ئادا قىلىش لازىم. چۈنكى قەرزنى ئادا قىلىش پەرزدۇر. ۋەسىيەتنى ئورۇنلاش ياخشى بىر ئىشتۇر.

### 1574- سۇئال: ۋەسىيەت قىلىنغۇچىدا تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان شەرتلەر

1- ۋەسىيەت قىلىنغۇچى بىر نەرسىگە ئىگىدارچىلىق قىلالايدىغان بولۇشى لازىم. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر نەرسىگە ئىگىدارچىلىق قىلالمايدىغان ئادەمگە بىر نەرسىگە ۋەسىيەت قىلىش توغرا بولمايدۇ.

2- ۋەسىيەت قىلىنغۇچى ۋەسىيەت قىلىنغان ۋاقىتتا ھەقىقەتتە بار بولۇش، ياكى قورساقتىكى بالىغا ئوخشاش ھۆكمەن بار بولۇش لازىم.

3- ۋەسىيەت قىلىنغۇچى تەرەپ ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەمدىن مىراس ئالىدىغان مىراسخور بولماسلىقى لازىم.

4- ۋەسىيەت قىلىنغۇچى ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەمنى ئۆلتۈرىۋەتمىگەن ئادەم بولۇشى لازىم. ئەگەر شۇنداق قىلغان بولسا، ئۇ ئادەم خۇددى مىراسخور مىراس ئالىدىغان ئادىمىنى ئۆلتۈرىۋەتسە، مىراستىن مەھرۇم قالغىنىدەك ۋەسىيەتتىن مەھرۇم قالىدۇ.

5- ۋەسىيەت قىلىنغۇچى مۇئەييەن ئادەم بولۇشى لازىم. ئەگەر ئۇ مۇئەييەن ئادەم بولمىسا، ۋەسىيەت قىلىنغان نەرسىنى ئۇنىڭغا تاپشۇرۇش مۇمكىن بولمايدۇ ۋە بىر نەرسە بېرىشكە

ۋەسىيەت قىلغانىنىڭ ھېچقانداق پايدىسى بولمايدۇ.

**1575ـ سوئال: ۋەسىيەت قىلىنىدىغان نەرسىدە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان شەرتلەر**

1ـ ۋەسىيەت قىلىنىدىغان نەرسە قىممىتى بار بولغان مال بولۇشى لازىم.

2ـ ۋەسىيەت قىلىنىدىغان نەرسە مەيلى بىر نەرسىنىڭ ئۆزى بولسۇن مەيلى مەنپەئەتى بولسۇن بىر ئادەمنىڭ ئۇنىڭغا ئىگە بولۇشنى قوبۇل قىلىدىغان نەرسە بولۇشى لازىم.

3ـ ۋەسىيەت قىلىنىدىغان نەرسە بىز يۇقىرىدا سەئىد ئىبنى ئەبۇۋاققاس ( ئاللاھ تائالا ئۇنىڭدىن رازى بولسۇن!) نىڭ ھەدىسىدە بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك ۋەسىيەت قىلىدىغان ئادەمنىڭ پۈتۈن مال- مۈلكىنىڭ ئۈچتىن بىرىدىن ئارتۇق بولماسلىقى لازىم.

**1576ـ سوئال: بىر ئادەمنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا تاللانغان ئادەم ۋە ئۇ كىشىدە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان شەرتلەر**

بىر ئادەمنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا تاللانغان ئادەم ياخشى ئىش قىلغۇچى ئادەم ھېسابلىنىدۇ. شۇڭا بۇ ئادەمنىڭ ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەم ھايات ۋاقتىدا ۋە ئۇنىڭ كۆز ئالدىدا ئۇنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى قوبۇل قىلىشى لازىم.

1ـ بۇ ئىشقا تاللانغان ئادەم بالاغەتكە يەتكەن ئادەم بولۇشى لازىم.

2ـ ئۇ ئادەم مۇسۇلمان بولۇشى لازىم.

3ـ ئادىل ئادەم بولۇشى لازىم.

4ـ ئىشەنچىلىك ئادەم بولۇشى لازىم.

5ـ بۇ ۋەزىپىنىڭ ھۆددىسىدىن چىقالايدىغان ئادەم بولۇشى لازىم.

بۇ ئادەمنىڭ قىلىدىغان ئىشلىرى، ۋەسىيەت قىلغۇچى ئادەم ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن ئۇنىڭ كېپەنلىكىنى ئېلىپ ئۇنى يۇيۇپ تاراپ يەرلىكىدە قويىدۇ. ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنىڭ كىچىك بالىلىرىنىڭ يېمەك ئىچمەكلىرىنى ۋە كىيىم كېچەكلىرىنى ھەل قىلىدۇ. ئەگەر باشقىلارنىڭ ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنىڭ قېشىدا قويۇپ قويغان ئامانەتلىرى بولسا، ئۇنى ئىگىلىرىگە تاپشۇرىدۇ. ئۆلگەن ئادەمنىڭ مال- مۈلكىنى ساقلايدۇ، قەرزىنى تۆلەيدۇ، ئۇنىڭ بىرسىگە بىرنەرسە بېرىش توغرىسىدا قىلغان ۋەسىيىتىنى ئورۇنلايدۇ. كەلگەن سوۋغا سالاملارنى قوبۇل قىلىدۇ. ئۆلگەن ئادەمنىڭ ھەقلىرىنى ئېلىش ئۈچۈن قىلىدىغان داۋا بولسا، ئۇنى قىلىدۇ.

بىر ئادەمنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا ئۇ ئادەمنىڭ دادىسى تاللىغان كىشى ئۇ ئادەمنىڭ چوڭ دادىسىغا قارىغاندا ھەقلىقتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا ئۇنىڭ دادىسى تاللىغان كىشى بولمىسا، ئۇنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئۇنىڭ چوڭ دادىسى ئورۇنلايدۇ. ئەگەر چوڭ دادىسى بولمىسا، چوڭ دادىسى تاللىغان ئادەم ئورۇنلايدۇ. ئەگەر ئۇمۇ بولمىسا، ئۇنىڭ ئىشلىرىغا قازى مەسئۇل بولىدۇ.

ئەگەر بۇ ۋەزىپىگە تاللانغان ئادەم ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنىڭ يېتىم بالىلىرىنىڭ مال- مۈلكىنى ساتقان ياكى ئۆزى ئۈچۈن سېتىۋالغان بولسا، ئەگەر ئۇ ئادەم بۇ ۋەزىپىگە قازى تەرىپىدىن تەيىنلەنگەن بولسا، ئۇنىڭ بۇ ئېلىم سېتىمى توغرا بولمايدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم بۇ ۋەزىپىگە شۇ بالىلارنىڭ دادىسى تەرىپىدىن تەيىنلەنگەن ۋە بۇ ئېلىم سېتىمنىڭ ئۇ يېتىم بالىلار ئۈچۈن پايدىلىق ئىكەنلىكى بىلىنگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ بۇ ئېلىم سېتىمى توغرا بولىدۇ.

ئەگەر بۇ ۋەزىپىگە تاللانغان ئادەم ئۆلگەن ئادەمنىڭ كېپەنلىرى ئۈچۈن ئۇنىڭ ھەم تەڭتۇشىنىڭ

كىپەنلىرىگە كەتكەن رەختىن كۆپرەك رەخت ئىشلەتكەن بولسا، ئارتۇقىنى ئۆزى تۆلەيدۇ. ئەگەر ئۆلگەن ئادەم ئۇنىڭغا كىپەنلىكى ئۈچۈن رەختنى ئارتۇق ئىشلىتىشكە ۋەسىيەت قىلغان بولسا، بۇ ھالدا كىپەنلىك ئۈچۈن ئىشلىتىلىدىغان رەختنىڭ پۇلىسى ئۇنىڭ پۈتۈن مال- مۈلكىنىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىنىڭ ئىچىدىن چىقىرىلىدۇ.

ئەگەر بۇ ۋەزىپىگە تاللانغان ئادەم، ئۆلگەن ئادەمنىڭ يېتىم بالىلىرىغا ئۇلار مالالارنى تاپشۇرۋالىدىغان ھالەتكە يەتكەن ۋاقتىدا بەرمەكچى بولغان مال مۈلۈكنى ئەقىلگە كىرگەن ۋە لېكىن مال مۈلۈكنى تاپشۇرۋالىدىغان ھالەتكە يەتمىگەن بىر چاغدا بەرگەن بولسا، ئۇ ئادەم مال مۈلۈكنى تۆلەيدۇ. چۈنكى ئۇ ئادەم مال مۈلۈكنى بېرىشكە تېگىشلىك بولمىغان ئادەمگە بەردى.

بۇ ۋەزىپىگە تاللانغان ئادەم يېتىمگە تەۋە مال ـ مۈلۈك بىلەن ئۆزى ئۈچۈن تىجارەت قىلمايدۇ. بۇ ۋەزىپىگە تاللانغان ئادەمنىڭ يېتىمگە تەۋە مال ـ مۈلۈك بىلەن يېتىم ئۈچۈن تىجارەت قىلىشى توغرىدۇر. توغرا رىۋايەتكە ئاساسلانغاندا مەزكۇر ۋەزىپىگە تاللانغان ئادەمگە ئىش ھەققى بېرىلمەيدۇ. شۇڭا ئۇ ئادەم ئېھتىياجلىق بولسىمۇ ئۇنى مەزكۇر ۋەزىپىگە تاللاپ قويۇپ ئۆلۈپ كەتكەن ئادەمنىڭ يېتىم بالىلىرىغا قالغان مال مۈلۈكتىن ئۆزىنىڭ يېمەك ئىچمىكى ئۈچۈن ئىشلىتىشى توغرا ئەمەس. دېمەك ۋەسىيەت قالدۇرماقچى بولغان ئادەم شەرىئەتكە مۇۋاپىق كېلىدىغان مەزمۇندا ۋەسىيەت قالدۇرۇشى، شەرىئەتكە خىلاپ مەزمۇن تەلەپلەرنىڭ ۋەسىيەت ئىچىگە كىرىپ قېلىشتىن ساقلىنىشى لازىم.

## ئىككىنچى باپ. مىراس ئىلمى توغرىسىدا

### 1577- سۇئال: مىراس ئىلمىنىڭ شەرتى

مىراس ئىلمىدىن ئۆلگەن ئادەمنىڭ قالدۇرۇپ كەتكەن مال دۇنيانى ئۇنىڭ مىراسخورلىرىغا تەقسىم قىلىپ بېرىدىغان ئىلىم كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ئىلىم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆگىنىشكە ۋە ئۆگىتىشكە بۇيرۇغان ئىلىملارنىڭ قاتارىدىندۇر.

ئاتا ـ ئانىسى ۋە تۇغقانلىرى قالدۇرغان مىراستا (يەنى مېيىتنىڭ تەرەكىسىدە) ئەرلەرنىڭ ھەسسىسى بار. مەيلى ئۇ (يەنى تەرەكە) ئاز بولسۇن ياكى كۆپ بولسۇن، ھەر ئادەم اللهنىڭ ئادىل شەرىئىتىدە) بەلگىلەنگەن ھەسسىسىنى ئالىدۇ [سۈرە نىسا-7].

مىراس ئىلمى، مىراسخور، مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچى ئادەم ۋە ھەقىقەتەن ياكى ھۆكمەن مىراس قىلىنىپ ئېلىنىدىغان نەرسىدىن ئىبارەت ئۈچ ئىشنى ئاساس قىلىدۇ. بۇ ئىلىمنىڭ ئۈچ شەرتى باردۇر.

1- مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچى ئادەمنىڭ ھەقىقەتەن ئۆلگەن بولۇشى ياكى يوقۇلۇپ كەتكەن ئادەمگە ئوخشاش ھۆكمەن ئۆلۈشى، ياكى دىيەت بېرىش كېرەك بولغان كىچىك بالىغا ئوخشاش تەقدىرەن ئۆلۈشى لازىم.

2- مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچى ئادەم ئۆلگەن ۋاقتىدا ئۇنىڭ مىراسخورى ھەقىقەتەن ياكى قورساقتىكى بالىغا ئوخشاش تەقدىرەن ھاياتتا بولۇشى.

3- مىراسخورنىڭ مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچى ئادەم بىلەن بولغان ئالاقىسىنىڭ قانداق ئالاقە ئىكەنلىكىنى بىلىش ۋە مىراسنىڭ سەۋەبلىرىنى ۋە ئۇنىڭ توسالغۇلىرىنى بىلىش لازىم.

مىراس ئىلمى پەقەت قۇرئان، ھەدىس ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى يەنى ئىجماسى بىلەن مەيدانغا كەلگەندۇر. مىراس ئىلمىدە قىياس قائىدىسىگە ئەمەل قىلىنمايدۇ. چۈنكى قىياس قائىدىسىگە

تۆتدىن بىرى، ئالتىدىن بىرى دېگەنگە ئوخشاش ئۆلچەملەردە ئەمەل قىلىنمايدۇ چۈنكى، مەسىلەن، نېمە ئۈچۈن بىر ئىنساننىڭ مىراستا بەشتىن بىرىنى ئالماي تۆتتىن بىرىنى ئالغانلىقىنىڭ قانداق ھېكمىتى بارلىقىنى بىلگىلى بولمايدۇ.

**1578ـ سۇئال: ئۆلگەن ئادەمنىڭ قالدۇرۇپ كەتكەن مال دۇنياسىغا قاراشلىق بولغان ھەقلەر**

ئۆلگەن ئادەم قالدۇرۇپ كەتكەن نەرسىدىن ئۇ ئادەم ئۆلگەن ۋاقىتدا ئارقىسىدا قالدۇرۇپ كەتكەن پۈتۈن مال دۇنيا كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئۇ مال دۇنيانىڭ ئىچىگە يەنە ئەگەر ئۇ ئادەم باشقا بىر كىشى تەرىپىدىن سەۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن بولسا، ئۇ كىشىنىڭ ئۇ ئادەمنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرىغا تۆلەپ بەرگەن دىيەت، ئەگەر قەستەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈلگەن ۋە بۇنىڭ ئۈچۈن ئۆلتۈرگۈچى ئۇ ئادەمنىڭ ئۇرۇق تۇغقانلىرى بىلەن كېلىشىپ ئۇلارغا مال دۇنيا تۆلەپ بەرمەكچى بولغان بولسا، بۇ مال دۇنيامۇ كىرىدۇ.

ئادەم قالدۇرۇپ كەتكەن مال دۇنياغا تۆۋەندىكىدىن ئىبارەت تۆت خىل ھەق قاراشلىق بولىدۇ،

1ـ مال دۇنيا قالدۇرۇپ كەتكەن ئادەمنىڭ ئۆلۈكىنى يەرلىكىدە قويۇش ئۈچۈن تەييارلاش ۋە ئۇنىڭغا بەكمۇ ئاشۇرۇۋەتمەستىن ياكى بەكمۇ قىسۋالماستىن كېپەنلىك ئېلىش.

2ـ مەزكۇر ئادەمنىڭ بەندىلەرنىڭ ئالدىدىكى قەرزلىرىنى ئادا قىلىش، ئەمما ئادا قىلىنماي قالغان زاكاتقا ۋە كاففارەتلەرگە ئوخشاش ئاللاھ تائالانىڭ ئالدىدىكى قەرزلەرگە كەلسەك، ئەگەر ئۆلگەن ئادەم بۇلارنى ئادا قىلىشقا ۋەسىيەت قىلغان بولسا، ئۇنىڭ ئادا قىلماي قالغان زاكات ۋە كاففارەتلەر ئۇنىڭ ئۆلىمىنى ئۇزۇتۇپ بولغاندىن كېيىن ئېشىپ قالغان مال دۇنيانىڭ ئۈچتىن بىر قىسمىنىڭ ئىچىدىن چىقىرىلىپ بېرىلىدۇ.

3ـ ئۇ ئادەمنىڭ ئۆلىمىنى ئۇزۇتۇپ بولغاندىن ۋە ئۇنىڭ قەرزلىرىنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن قالغان مال دۇنيانىڭ ئۈچتىن بىر قىسمى بىلەن ئۇنىڭ ۋەسىيەتلىرى ئورۇنلىنىدۇ.

4ـ بۇ ئىشلاردىن ئېشىپ قالغان مال دۇنيا، مىراسقا ھەقلىق بولۇشنىڭ سەۋەبلىرىدىن بىرەرسى تېپىلغان ئادەملەرنىڭ ئىچىدە تەقسىم قىلىنىدۇ.

**1579ـ سۇئال: مىراسقا ھەقلىق بولۇشنىڭ سەۋەبلىرى**

مىراسقا ھەقلىق بولۇشنىڭ سەۋەبلىرى ئۈچتۇر. يەنى بىر ئادەمنىڭ يەنە بىر ئادەمدىن مىراس ئېلىشى ئۈچۈن ئۇنىڭدا تۆۋەندىكى ئۈچ سەۋەبنىڭ ئىچىدىن بىرى تېپىلىشى لازىم.

1ـ ئۇرۇق تۇغقانچىلىق سەۋەبى. ئۇرۇق تۇغقانلار بىر ـ بىرىدىن مىراس ئالىدۇ.

2ـ ئەر ـ خوتۇنلۇق سەۋەبى. يەنى بىر ئايال بىر ئەردىن ئۇ ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا ئەر ـ خوتۇنلۇق مۇناسىۋەت بولغانلىق سەۋەبى بىلەن مىراس ئالالايدۇ.

3ـ بىر قۇلنى ئازات قىلىۋاتقانلىق سەۋەبى بىلەن ئۇنىڭ بىلەن بولغان يېقىنچىلىق. يەنى بىر كىشى قۇل بىر ئادەمنى ئازات قىلىۋاتقان، قۇل ئۆلگەن ۋە ئۇنىڭ ھېچقانداق مىراسخورى يوق بولغان بولسا، ئۇنىڭ مالـ مۈلكىگە ئۇنى ئازات قىلىۋاتقان كىشى مىراسخورلۇق قىلىدۇ.

**1580ـ سۇئال: مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخولارنىڭ بايانى**

ئۆلگەن بىر ئادەمنىڭ قالدۇرۇپ كەتكەن مال دۇنياسىغا ئون تۈرلۈك ئادەم مىراسخورلۇق قىلىدۇ. مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخولار تۆۋەندىكى كىشىلەردۇر.

1ـ ئەرـ ئۆلگەن ئايالنىڭ مەيلى ئوغۇل بولسۇن مەيلى قىز بولسۇن بالىسى بولمىسا، ئۇ ئايالنىڭ

ئېرى ئۈنىڭدىن قالغان مال ـ مۈلۈكنىڭ يېرىمىنى ئالىدۇ. ئەگەر ئايالنىڭ بالىسى بار بولسا، ئۇ ئايالنىڭ ئېرى ئۈنىڭدىن قالغان مال ـ مۈلۈكنىڭ تۆتتىن بىرىنى ئالىدۇ.

2ـ ئايال. ئايال، ئەرنىڭ مەيلى ئوغۇل بولسۇن مەيلى قىز بولسۇن بالىسى بولمىسا، ئېرىدىن قالغان مال ـ مۈلۈكنىڭ تۆتتىن بىرىنى ئالىدۇ. ئەگەر ئەرنىڭ بالىسى بار بولسا، ئايال ئېرىدىن قالغان مال ـ مۈلۈكنىڭ سەككىزدىن بىرىنى ئالىدۇ.

3ـ دادا. دادا مۇنداق ئۈچ خىل ھالەتتە مىراس ئالىدۇ.

بىرىنچى، ئۆلگەن كىشىنىڭ مەيلى ئۆزىنىڭ بالىسى بولسۇن مەيلى ئوغلىنىڭ بالىسى بولسۇن بالىلىرى بولسا، بۇ ھالەتتە دادا مال ـ مۈلۈكنىڭ ئالتىدىن بىرىنى ئالىدۇ.

ئىككىنچى، ئەگەر ئۆلگەن كىشىنىڭ پەقەت بىرلا قىزى ياكى ئوغلىنىڭ قىزى بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ قىزى ياكى ئوغلىنىڭ قىزى ئۇ ئادەمنىڭ مال ـ مۈلكىنىڭ يېرىمىنى ئالىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ دادىسى مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلۇق سۈپىتى بىلەن مال ـ مۈلۈكنىڭ ئالتىدىن بىرىنى ۋە مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۆلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلۇق سۈپىتى بىلەن مال ـ مۈلۈكنىڭ قالغانلىرىنى ئالىدۇ.

ئۈچۈنچى، ئۆلگەن كىشىنىڭ بىرمۇ بالىسى بولمىسا، بۇ ھالەتتە دادا مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلار ئۆزلىرىنىڭ مىراسلىرىنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن قالغان مال ـ مۈلۈكنىڭ ھەممىسىنى ئالىدۇ.

4ـ چوڭ دادا. چوڭ دادىنىڭ ھۆكمى دادا يوق ئەھۋالدا خۇددى دادىنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش. بۇ ئەگەر ھايات بار چوڭ دادا بىلەن ئۆلگەن ئادەمگە تۇتۇشىدىغان ھالقىنىڭ بىرەرسىدە ئايال بولمىسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. بۇ چاغدا چوڭ دادا بىۋاستە چوڭ دادا دەپ ئاتىلىدۇ. ئەگەر ھايات بار چوڭ دادا بىلەن ئۆلگەن ئادەمگە تۇتۇشىدىغان ھالقىنىڭ بىرەرسىدە ئايال بولسا، بۇ چاغدا بۇ چوڭ دادا، ۋاستىلىق چوڭ دادا دەپ ئاتىلىدۇ. شۇنىڭ بىلەن بۇ چوڭ دادا ئۆلگەن كىشىدىن مىراس ئالالمايدۇ. چۈنكى چوڭ دادا بىلەن ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئارىسىدىكى ھالقىنىڭ بىرەرسىدە ئايال كىشىنىڭ بولۇشى چوڭ دادا بىلەن ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئارىسىدىكى نەسەبكە دەخلى يەتكۈزىدۇ. چۈنكى بىر بالىنىڭ نەسەبى ئەرلەر تەرىپىدىن ئۆلۈنىدۇ. لېكىن ۋاستىلىق چوڭ دادا ئەگەر ئۆلگەن كىشىنىڭ مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلىرى ۋە مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۆلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلىرى يوق ھالەتتە ئۆلگەن ئادەم بىلەن ئارىسىدا ئۇرۇق تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى بولغانلىق سۈپىتى بىلەن ئۇنىڭدىن مىراس ئالىدۇ.

5ـ ئانا، ئانا مۇنداق ئۈچ خىل ھالەتتە مىراس ئالىدۇ.

بىرىنچى، ئۆلگەن كىشىنىڭ مەيلى ئۆزىنىڭ بالىسى بولسۇن مەيلى ئوغلىنىڭ بالىسى بولسۇن بالىلىرى بولسا، ياكى بالىلىرى بولمىسىمۇ مەيلى قىز بولسۇن مەيلى ئوغۇل بولسۇن ئەڭ ئاز ئىككى قېرىنداشلىرى بولسا، بۇ ھالەتتە ئانا مال ـ مۈلۈكنىڭ ئالتىدىن بىرىنى ئالىدۇ.

ئىككىنچى، ئۆلگەن كىشىنىڭ بىرمۇ بالىسى ياكى قېرىنداشلىرى بولمىسا، بۇ ھالەتتە ئانا مال ـ مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئالىدۇ.

ئۈچۈنچى، ئەر ـ خوتۇننىڭ بىرى مىراسنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ئانا قالغان مال مۈلۈكنى دادا بىلەن ئۆلۈشىدۇ. يەنى ئانا ئەر ـ خوتۇننىڭ بىرى مىراسنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن قالغان مال ـ مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئالىدۇ. ئۇنىڭدىن قالغان مال ـ مۈلۈكنىڭ ھەممىسىنى دادا

ئالىدۇ.

6. چوڭ ئانا. چوڭ ئانا مەيلى ئانا تەرەپتىن بولسۇن مەيلى دادا تەرەپتىن بولسۇن مال مۈلۈكنىڭ ئالتىدىن بىرىنى ئالىدۇ. ئەگەر چوڭ ئانىنىڭ سانى بىردىن كۆپ بولغان ۋە ئۇلارنىڭ ئۆلگۈچى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئوخشاش دەرىجىدە بولغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇلار ئۇ ئالتىنىڭ بىرىنى ئارىلىرىدا ئوخشاش تەقسىم قىلىشىدۇ. ئەگەر ئۇلارنىڭ ئۆلگۈچى بىلەن بولغان مۇناسىۋىتى ئوخشاش دەرىجىدە بولمىسا، دەرىجىسى يېقىن چوڭ ئانا دەرىجىسى يىراق چوڭ ئانىنى مىراس ئېلىشتىن چەكلەيدۇ.

ئەگەر ئۆلگەن ئادەمنىڭ بىرلا قىزى بىلەن ئوغلىنىڭ بىر ياكى بىردىن قىزى بولسا، بۇ ھالدا قىز مال - مۈلۈكنىڭ يېرىمىنى ۋە ئوغلىنىڭ قىزلىرى ئەسلى ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئىككى ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق قىزلىرى ئېلىشى لازىم بولغان ئۈچتىن ئىككى ھەسسىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ئالتىنىڭ بىرىنى ئالىدۇ.

ئەگەر ئۆلگەن ئادەمنىڭ دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر پەقەت بىرلا ھەمشىرىسى بىلەن پەقەت دادا بىر، بىر ھەمشىرى بولغان بولسا، بۇ ھالدا دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر ھەمشىرىسى مال - مۈلۈكنىڭ يېرىمىنى ۋە پەقەت دادا بىر ھەمشىرىسى ئەسلى ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئىككى ۋە ئۇنىڭدىن ئارتۇق قىزلىرى ئېلىشى لازىم بولغان ئۈچتىن ئىككى ھەسسىنى تولۇقلاش ئۈچۈن ئالتىنىڭ بىرىنى ئالىدۇ.

پەقەت ئانا بىر قېرىنداش ياكى ھەمشىرە ئەگەر بىرلا بولسا، مال مۈلۈكنىڭ ئالتىدىن بىرىنى ئالىدۇ. مەيلى ئوغۇل بولسۇن مەيلى قىز بولسۇن ئەگەر ئۇلار بىردىن ئارتۇق بولسا، ئۇلار مال - مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن بىرىنى ئالىدۇ ۋە ئالغان ئۇ ئۈچتىن بىرىنى ئارىلىرىدا ئورتاق تەقسىم قىلىشىدۇ. ئالللاھ تائالا مۇنداق دېدى « ئەگەر مىراس قالدۇرغۇچى ئاتا - ئانىسىز، بالىسىز ئەر ياكى ئايال بولۇپ، ئۇنىڭ پەقەت ئانا بىر قېرىندىشى ۋە ئانا بىر ھەمشىرىسى بولسا، ئۇلارنىڭ ھەر بىرىگە مىراسنىڭ ئالتىدىن بىرى تېگىدۇ. ئەگەر مىراس قالدۇرغۇچىنىڭ (يەنى مىراس قالدۇرغۇچى مېيىتنىڭ ئانا بىر، ئاتا باشقا) قېرىنداشلىرى ۋە ھەمشىرىلىرى بۇنىڭدىن (يەنى بىردىن) كۆپ بولسا، ئۇ چاغدا مىراسنىڭ ئۈچتىن بىرى ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئورتاق تەقسىم قىلىنىدۇ.» {سۈرە نىسا 12- ئايەتنىڭ بىر قىسمى}

بىردىن ئارتۇق قىز ئەگەر ئۆزلىرى بىلەن بىللە بىرەر ئوغۇل قېرىندىشى بولمىسا، دادىسىدىن ياكى ئانىسىدىن قالغان مال - مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى ئالىدۇ.

ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئوغلىنىڭ بىردىن ئارتۇق قىزىمۇ، ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ ئوغلى يەنى شۇ قىزلارنىڭ دادىسى ھايات بولمىسا ۋە ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئەڭ ئاز ئىككى قىزى بولمىسا، ئۇ ئادەمنىڭ مال- مۈلكىنىڭ ئۈچتىن ئىككىنى ئالىدۇ.

ئەگەر ئۆلگەن ئادەمنىڭ دادىسى، ياكى چوڭ دادىسى، ياكى دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر قېرىندىشى، ياكى مەيلى ئوغۇل بولسۇن مەيلى قىز بولسۇن بىرەرمۇ بالىسى بولماستىن پەقەت ئىككى ۋە يا ئۇنىڭدىن ئارتۇق ھەمشىرىلىرى ۋە باشقا مىراسخورلىرى بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ ھەمشىرىلىرى مال - مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى ئالىدۇ.

ئەگەر ئۆلگەن ئادەمنىڭ دادىسى، ياكى چوڭ دادىسى، ياكى دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر قېرىندىشى، ياكى دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر- بىرلا ھەمشىرىسى بىلەن دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر

قېرىنداشى ياكى دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر، ئىككى ھەمشىرىسى ياكى مەيلى ئوغۇل بولسۇن مەيلى قىز بولسۇن بىرەرمۇ بالىسى ياكى ئوغلىنىڭ ئوغلى، ياكى پەقەت دادا بىر قېرىنداشى بولماستىن پەقەتە دادا بىر ئىككى ھەمشىرىسى ۋە باشقا مىراسخورلىرى بولسا، بۇ ھالدىمۇ ئۇنىڭ دادا بىر ھەمشىلىرىمۇ ئۇنىڭ مال- مۈلكىنىڭ ئۈچتىن ئىككىسىنى ئالىدۇ.

**1581- سۇئال: مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلارنىڭ بايانى**

ئەر بەزىدە مىراسخور ئەمەس ئايالنى مىراسقا ئېرىشتۈرۈپ ئۇنى مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلاردىن قىلىدۇ.

ئۈچ تۈرلۈك ئادەملەر مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلار قاتارىغا كىرىدۇ. ئۇلار: 1) ئۆزىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشكۈچى.2) باشقا بىرسىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشكۈچى.3) باشقا بىرسى بىلەن بىرلىكتە مىراسقا ئېرىشكۈچى قاتارلىقلاردىن ئىبارەتتۇر.

1- ئۆزىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشكۈچى بولسا، ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئوغلىغا ياكى ئانا بىر قېرىندىشىغا ئوخشاش ئارىسىدا ئۆلگەن ئادەمگە تۇتۇشىدىغان ھالقىنىڭ بىرەرسىدە ئايال كىشى بولمىغان ئەرلەردۇر. ئەگەر ئارىسىدا ئۆلگەن ئادەمگە تۇتۇشىدىغان ھالقىنىڭ بىرەرسىدە ئايال كىشى بولۇپ قالغان ئەر، ئۆزىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشكۈچى ھىسابلانمايدۇ. ئەمما دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر قېرىنداشقا كەلسەك، ئۇنىڭ بىلەن ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئارىسىدىكى تۇتۇشۇش ھالقىسىدا ئايال كىشى بولسىمۇ يەنى ئۇ ئۆلگەن ئادەمگە ئانىسى ئارقىلىق تۇتاشسىمۇ ئۇ يەنە ئۆزىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشكۈچى ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئۇ ئۆلگەن ئادەمگە ئانىسى ئارقىلىق ئەمەس دادىسى ئارقىلىق نىسبەت بېرىلىدۇ. چۈنكى ئايال ئۆزىنىڭ ۋاستىسى بىلەن ئەمەس، باشقا بىرسىنىڭ ۋاستىسى بىلەن ياكى باشقا بىرسى بىلەن بىرلىكتە مىراسقا ئېرىشىدۇ. مەلۇم ئۈلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلار ئۆزلىرىنىڭ ھەسسىلىرىنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن، قالغان مال - مۈلۈكنىڭ ھەممىسىنى مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلار ئالىدۇ. ئەگەر ئۆلگەن ئادەمنىڭ پەقەت مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورىدىن باشقا ھېچقانداق مىراسخورى بولمىسا، بۇ ھالدا مال - مۈلۈكنىڭ ھەممىسىنى مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورى ئالىدۇ.

تۆت خىل كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشىدۇ. ئۇلار: ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئەۋلادلىرى، ئاندىن ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئەجدادلىرى، ئاندىن ئۆلگەن ئادەمنىڭ دادىسىنىڭ ئەۋلادلىرى ۋە ئۆلگەن ئادەمنىڭ دادىسىنىڭ چوڭ دادىسىنىڭ ئەۋلادلىرى. ئەگەر ئۆلگەن ئادەمنىڭ مىراسخورلىرىنىڭ ھەممىسى بىر تەرەپتىنلا بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ مال- مۈلكىگە مىراسخورلۇق قىلىش ئۈچۈن ئۇنىڭغا يېقىنلىق دەرىجىسى ئەڭ يېقىن بولغان ئادەملەر تاللىنىدۇ. ئەگەر ئۆلگەن ئادەمگە ئۇنىڭ مىراسخورلىرى يېقىنلىق تەرەپتە ۋە يېقىنلىق دەرىجىسىدە ئوخشاش بولسا، بۇ ھالدا ئۇلارنىڭ ئىچىدىن ئۆلگەن ئادەمگە يېقىنلىق كۈچى ئەڭ كۈچلۈك بولغىنى تاللىنىدۇ.

2- باشقا بىرسىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشكۈچىلەر بولسا، ئۆلگەن ئادەمنىڭ قىزلىرى، ئوغلىنىڭ قىزلىرى، ئوغلىنىڭ نەۋرىلىرىنىڭ قىزلىرى ۋە مەيلى دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر بولسۇن مەيلى ئانا بىر بولسۇن ھەمشىرىلىرى قاتارلىقلاردۇر. ئەگەر بۇلار پەقەت ئۆزلىرى يالغۇزلا بولسا، يەنى بۇلار بىلەن بىللە بۇلار بىلەن ئوخشاش دەرىجىدە ئەر بولمىسا، بۇ ھالدا بۇلار مەلۇم

ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلاردىن ھېسابلىنىدۇ.

ئەگەر مەزكۇر ئاياللار پەقەت ئۆزلىرىلا يالغۇز بولماي، ئۆزلىرىنىڭ دەرىجىسىدىكى ئەرلەر بىلەن بىللە بولسا، بۇ ھالدا ئۇلار مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلارنىڭ قاتارىدىن مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۆلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلارنىڭ قاتارىغا ئۆتىدۇ. مانا بۇ باشقا بىرسىنىڭ ۋاستىسى بىلەن مىراسقا ئېرىشكەنلىك ھېسابلىنىدۇ.

3- باشقا بىرسى بىلەن بىرلىكتە مىراسقا ئېرىشكۈچىلەر بولسا، ئۆلگەن ئادەمنىڭ قىزلىرى بىلەن بىللە بولغان ياكى ئۇنىڭ ئوغلىنىڭ قىزلىرى بىلەن بولغان ئۆلگەن ئادەمنىڭ ھەمشىرىسىدۇر.

## 1582- سۇئال: مىراس ئېلىشتىن چەكلىنىشنىڭ تۈرى

بۇنىڭدىن مىراسخورلارنىڭ بىرىنىڭ يەنە بىر مىراسخورنىڭ بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن ئالىدىغان مىراستىن چەكلىنىشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

مىراس ئېلىشتىن چەكلىنىش ئىككى تۈرلۈك بولىدۇ، بىر تۈرلۈكى پۈتۈن چەكلىنىش بىلەن بولىدۇ، يەنە بىر تۈرلۈكى يېرىم چەكلىنىش بىلەن پۈتۈنلەي چەكلىنىشتىن، بىر مىراسخورنىڭ مىراس ئالىدىغان باشقا بىرسىنىڭ بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن مىراس ئېلىشتىن پۈتۈنلەي مەھرۇم قىلىنغانلىقى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

يېرىم چەكلىنىشتىن، بىر مىراسخورنىڭ مىراس ئالىدىغان باشقا بىرسىنىڭ بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن تولۇق مىراس ئالىدىغان ھالەتتىن يېرىم مىراس ئالىدىغان ھالەتكە چۈشۈپ قېلىشى كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

## 1583- سۇئال: مىراس ئىلىشتىن پۈتۈنلەي چەكلىنىپ قالمايدىغانلار

مىراسخورلارنىڭ ئىچىدىن ئالتە تۈرلۈك مىراسخور قانداق شارائىتتا بولسا بولسۇن مىراس ئېلىشتىن پۈتۈنلەي چەكلىنىپ قالمايدۇ .ئۇلار:

1) ئانىدۇر. 2) دادىدۇر. ئەمما چوڭ دادا ۋە چوڭ ئانىلار بولسا بەزىدە مىراس ئېلىشتىن يېرىم چەكلىنىش بىلەن چەكلىنىدۇ. 3) ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئوغۇل بالىلىرىدۇر. 4) ئۆلگەن ئادەمنىڭ قىز بالىلىرىدۇر. 5) ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئايالىدۇر. 6) ئۆلگەن ئايالنىڭ ئېرىدۇر.

مانا بۇ ئالتە خىل كىشىلەر ھەر قانداق ئەھۋال ئاستىدا مىراس ئېلىشتىن پۈتۈنلەي چەكلىنىپ قالمايدۇ. ئەمما ئۇلار بەزىدە مىراس ئېلىشتىن يېرىم چەكلىنىش بىلەن چەكلىنىپ قالىدۇ.

مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلار بولسۇن مەيلى مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۆلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلار بولسۇن مەزكۇر ئالتە مىراسخوردىن باشقا مىراسخورلار بەزىدە مىراس ئالىدۇ، بەزىدە مىراستىن چەكلىنىپ قالىدۇ.

## 1584- سۇئال: مىراستىن پۈتۈنلەي چەكلىنىپ قىلىشنىڭ سەۋەبى

مىراستىن پۈتۈنلەي چەكلىنىپ قېلىشنىڭ مۇنداق ئىككى سەۋەبى باردۇر.

1- مىراسخورلارنىڭ ئىچىدە مەزكۇر ئالتە مىراسخوردىن باشقا ئەڭ يېقىن مىراسخور يىراق مىراسخورنى مىراس ئېلىشتىن چەكلەپ قويىدۇ.

2- ئۆلگەن ئادەمگە بىر ۋاستە بىلەن تۇتىشىدىغان ئادەم ئۇ ۋاستە بار يەردە مىراس ئالالمايدۇ. بىر ئادەمنىڭ ئوغلىنىڭ ئوغلى ئۇ ئادەمگە، ئۇ ئادەمنىڭ ئوغلىنىڭ يەنى ئۆزىنىڭ دادىسىنىڭ ۋاستىسى بىلەن تۇتىشىدۇ. شۇڭا ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆلگەن ۋە ئۇنىڭ ئوغلى ھايات بولغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ

ئوغلىنىڭ ئوغلى ئۇ ئادەمدىن مىراس ئالالمايدۇ. بۇ قائىدىگە ئانا تەرەپتىن بولغان قېرىنداش كىرمەيدۇ. ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئانا تەرەپتىن قېرىندىشى بولسا بۇ قېرىنداش ئۇ ئادەمگە ئانىنىڭ ۋاستىسى بىلەن تۇتۇشىدۇ. گەرچە ئۇ ئادەمگە ئانىنىڭ ۋاستىسى بىلەن تۇتاشسىمۇ ئۇ قىرىنداش ئانا بىلەن بىللە ئۇ ئادەمدىن مىراس ئالىدۇ. چۈنكى ئانا بىر يول بىلەن مال ـ مۈلۈكنىڭ ھەممىسىنى ئالمايدۇ. ئەگەر ئانا ئۆزى يالغۇز بولسا يەنى بىر ئادەم ئۆلگەن ۋە ئۇنىڭ مىراسخورلىرىدىن پەقەتلا ئۇنىڭ ئانىسىلا بار بولسا، بۇ ھالدا ئانا ھەسسىسىنى ئېلىش ۋە قالغىنىنى قايتا ئېلىش يوللىرى بىلەن ئۇنىڭ مال مۈلكىنىڭ ھەممىسىنى ئالىدۇ.

مىراستىن پۈتۈنلەي چەكلىنىش بىلەن چەكلەنگەن ئادەم باشقىلارنى مىراستىن پۈتۈنلەي ياكى يېرىم چەكلەش بىلەن چەكلەيدۇ. بىر ئادەمنىڭ قېرىنداشلىرى ۋە ھەمشىرىلىرى ئۇ ئادەمنىڭ دادىسىنىڭ ھايات بولۇشى بىلەن مىراس ئېلىشتىن پۈتۈنلەي چەكلىنىدۇ.

**1585ـ سۇئال: مىراس ئېلىشتىن يېرىم چەكلىنىش بىلەن چەكلىنىدىغانلار**

بەش تۈرلۈك مىراسخورلار مىراس ئېلىشتىن يېرىم چەكلىنىش بىلەن چەكلىنىپ قالىدۇ. ئۇلار بولسا، ئانا، ئوغلىنىڭ قىزى، دادا بىر ھەمشىرىسى، ئېرى ۋە ئايالى قاتارلىقلاردۇر. مەسىلەن، ئانا، ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئوغلىنىڭ، ياكى ئوغلىنىڭ ئوغلىنىڭ، ياكى ئىككى ۋە ئىككىدىن ئارتۇق قىز ئوغۇل قېرىنداشلىرىنىڭ ھايات بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن مىراستىن ئۈچتىن بىرىنى ئالىدىغان يەرگە، ئۇرنىغا ئالتىدىن بىرىنى ئالىدۇ.

ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئوغلىنىڭ قىزى، ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ بىرلا قىزىنىڭ ھايات بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن مال ـ مۈلۈكنىڭ يېرىمىنى ئالىدىغان يەرگە ئالتىدىن بىرىنى ئالىدۇ.

ئۆلگەن ئادەمنىڭ دادا بىر ھەمشىرىسى، ئۇنىڭ دادىمۇ بىر ۋە ئانىمۇ بىر بولغان بىرلا ھەمشىرىسىنىڭ ھايات بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن مال ـ مۈلۈكنىڭ يېرىمىنى ئالىدىغان يەرگە ئالتىدىن بىرىنى ئالىدۇ. ئەر ئۆلگەن ئايالىنىڭ بىرەر بالىسىنىڭ ھايات بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن ئايالىنىڭ مال ـ مۈلكىنىڭ يېرىمىنى ئالىدىغان يەرگە تۆتتىن بىرىنى ئالىدۇ. ئايال ئۆلگەن ئېرىنىڭ بىرەر بالىسى ياكى ئوغلىنىڭ بىرەر ئوغلىنىڭ ھايات بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن ئېرىنىڭ مال ـ مۈلكىنىڭ تۆتتىن بىرىنى ئالىدىغان يەرگە سەككىزدىن بىرىنى ئالىدۇ.

ئۆلگەن ئادەمنىڭ قېرىنداشلىرى ۋە ھەمشىرىلىرى ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئوغلىنىڭ ياكى ئوغلىنىڭ ئوغلىنىڭ ياكى ئوغلىنىڭ ئوغلىنىڭ ئوغلىنىڭ، ياكى دادىسىنىڭ ھايات بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن مىراستىن پۈتۈنلەي مەھرۇم قالىدۇ.

**1586ـ سۇئال: ئۆلگەن ئادەم بىلەن ئارىسىدا ئۇرۇق تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتى بولغانلىق سۈپىتى بىلەن ئۇنىڭدىن مىراس ئالىدىغانلارنىڭ بايانى**

بۇلار، ئۆلگەن كىشىنىڭ مەلۇم ئۈلچەم بۇيىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلىرىنىڭ ياكى مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلىرىنىڭ ئىچىگە كىرمەيدىغان ئۇرۇق تۇغقانلىرىدۇر. شۇڭا ئۆلگەن ئادەمنىڭ مىراسخورى پەقەت بۇلاردىنلا بولغان ۋاقتىدا ، ئۇ مىراسخور ئەر خەتۇننىڭ بىرى ئۆزىنىڭ مىراستىكى ھەسسىسىنى ئېلىپ بولغاندىن كېيىن قالغان مال مۈلۈكنى ئالىدۇ.

بۇ خىلدىكى كىشىلەرنىڭ مىراس ئېلىشىنىڭ سەۋەبى بولسا، خۇددى مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۈلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلارغا ئوخشاش پەقەت ئۆلگەن ئادەم بىلەن ئۇرۇق

تۇغقانچىلىق مۇناسىۋىتىنىڭ بولغانلىقىدۇر. شۇڭا مىراسقا ئۆلگەن ئادەمگە ئەڭ يېقىن كىشى ئېرىشىدۇ.

بۇ خىلدىكى مىراسخورلىرىمۇ تۆت خىل بولىدۇ. بۇلار تۆۋەندىكىدىن ئىبارەتتۇر.

1ـ ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئەۋلادلىرى. ئۇلار بولسا ئۆلگەن ئادەمنىڭ قىزىنىڭ ئەۋلادلىرى، ئوغلىنىڭ قىزىنىڭ ئەۋلادلىرى ۋە ئۇلارنىڭ ئەۋلادلىرىنىڭ ئەۋلادلىرى قاتارلىقلاردۇر.

2ـ ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئەجدادلىرى. بۇلار بولسا ئانىنىڭ دادىسىغا ۋە ئانىنىڭ دادىسىنىڭ ئانىسىغا ئوخشاش ۋاستىلىق چوڭ دادىلار ۋە ۋاستىلىق چوڭ ئانىلاردۇر.

3ـ ئۆلگەن ئادەمنىڭ ئاتا ئانىسىنىڭ ئەۋلادلىرى. بۇلار بولسا دادا ۋە ئانا بىر ياكى دادا بىر هامما ئاچىلارنىڭ باللىرى، ئانا بىر قېرىنداشلار ۋە هەمشىرىلەرنىڭ ئەۋلادلىرى، دادا ۋە ئانا بىر قېرىنداشلارنىڭ ياكى دادا بىر قېرىنداشلارنىڭ قىزلىرى قاتارلىقلاردۇر.

4ـ ئۆلگەن ئادەمنىڭ چوڭ دادىسىنىڭ ياكى چوڭ ئانىسىنىڭ ئەۋلادلىرى. بۇلار بولسا ئانا تەرەپتىن بولغان تاغىلىرى ۋە هامما ئاچىلىرى، ئانا بىر تاغىلىرى، دادا تەرەپتىن بولغان هامما ئاچىلىرى، دادا تەرەپتىن بولغان تاغىنىڭ قىزلىرى ۋە بۇلارنىڭ ئەۋلادلىرى، ئاتا ئانىنىڭ هامما ئاچىلىرى، ئاتا ئانىنىڭ ئانىلىرى تەرىپىدىن بولغان تاغىلىرى ۋە هامما ئاچىلىرى، دادىنىڭ ئانا بىر تاغىلىرى ۋە ئانىنىڭ دادا تەرىپىدىن بولغان تاغىلىرى قاتارلىقلاردۇر.

مەزكۇر كىشىلەردىن ئۆلگەن ئادەمگە ئەڭ يېقىن بولغان تۇغقىنى مىراسقا ئېرىشىدۇ.

ئەگەر مىراسخورلارنىڭ هەممىسى ئوخشاش دەرىجىدە ۋە هەممىسى دادا تەرەپتىن ياكى ئانا تەرەپتىن بولغىنىغا ئوخشاش بىر تەرەپتىنلا بولسا، بۇ هالدا مىراس مەلۇم ئۆلچەم بويىچە مىراس ئالىدىغان مىراسخورلارنىڭ ياكى مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۆلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلارنىڭ باللىرىغا بېرىلىدۇ.

ئەگەر مىراسخورلارنىڭ هەممىسى ئوخشاش دەرىجىدە بولغان لېكىن كېلىش تەرىپى ئوخشاش بولماي بەزىلىرى دادا تەرىپىدىن ۋە بەزىلىرى ئانا تەرىپىدىن بولغان بولسا، بۇ هالدا دادا تەرىپىدىن كەلگەن ئۇرۇق تۇغقانغا مال ـ مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن ئىككىسى ۋە ئانا تەرىپىدىن كەلگەن ئۇرۇق تۇغقانغا مال مۈلۈكنىڭ ئۈچتىن بىرى بېرىلىدۇ.

**1587ـ سوئال: بىرلا ۋاقىتتا ئۆلۈپ كەتكەن ئۇرۇق تۇغقانلارنىڭ مىراسلىرىنىڭ بايانى**

سۇ ئاستىدا قېلىپ ئۆلگەنگە ياكى ئوتتا كۆيۈپ ئۆلگەنگە ياكى ئۇرۇش مەيدانىدا ئۆلگەنگە ياكى ئايرۇپىلان ياكى پويىز، ياكى ماشىنا هادىسىلىرىدە ئۆلگەنگە ئوخشاش ئىشلار بىلەن ئۆلۈپ كەتكەن ئۇرۇق تۇغقانلار بىر ـ بىرىدىن مىراس ئالالمايدۇ. بۇ ئەگەر ئىككى ئۇرۇق تۇغقاننىڭ قايسىسىنىڭ بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەنلىكى بىلىنمىسە، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. يەنى بىرلا ۋاقىتتا ئۆلۈپ كەتكەن ئۇرۇق تۇغقانلارنىڭ قايسىسىنىڭ بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەنلىكى بىلىنمىسە، ئۇ ئىككى ئۇرۇق تۇغقان بىر ـ بىرىدىن مىراس ئالمايدۇ. ئۇلارنىڭ مال- مۈلكىدىن ئۇلارنىڭ هەر بىرىنىڭ مىراسخورلىرى مىراسلىرىنى ئېلىشىدۇ. چۈنكى مىراس شەك شۈبھە بىلەن ئېلىنمايدۇ. هايات قالغان ئادەمنىڭ مىراسقا ئېرىششى ئېنىقتۇر. ئىككى ئۇرۇق تۇغقاننىڭ قايسىسىنىڭ بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەنلىكى ئېنىق بولمىغان ئەھۋال ئاستىدا، ئۇلار بىر ـ بىرىدىن مىراس ئالالمايدۇ. ئەمما ئىككى ئۇرۇق تۇغقاننىڭ بىرىنىڭ بۇرۇن يەنە بىرىنىڭ ئۇنىڭ كەينىدىن ئۆلۈپ كەتكەنلىكى ئېنىق بولسا، بۇ هالدا كېيىن ئۆلگىنى بۇرۇن ئۆلگىنىدىن مىراسىنى ئالىدۇ. مىراس ئۈچۈن كېيىن ئۆلگىنىگە

تەقسىم بولغان مال مۈلۈكنى ئۇنىڭ مىراسخورلىرى ئالىدۇ.

**1588ـ سوئال: تېخى تۇغۇلمىغان بالىنىڭ مىراسىنىڭ بايانى**

قورساقتىكى بالا تىرىك تۇغۇلسا، ئۇ باشقا ئورۇق تۇغقانلىرىدىنمۇ مىراس ئالىدۇ ۋە باشقا ئورۇق تۇغقانلىرىمۇ ئۇنىڭدىن مىراس ئالىدۇ. ئەگەر قورساقتىكى بالا ئۆلۈك تۇغۇلسا، ئۇ باشقىلاردىن مىراس ئالالمايدۇ. ئەمما قورساقتىكى بالا، ئۇ بالا ئانا قورسىقىدا تۇرغاندا باشقىلار ئانىنىڭ قورسىقىغا ئۇرغىنىغا ئوخشاش بىرەر جىنايەت سەۋەبىدىن ئۆلۈك تۇغۇلغان بولسا بۇ ھالدا ئۇ بالا باشقا ئورۇق تۇغقانلىرىدىنمۇ مىراس ئالىدۇ ۋە باشقا ئورۇق تۇغقانلىرىمۇ ئۇنىڭدىن مىراس ئالىدۇ. ئەگەر بالا كۆپ قىسمى تىرىك بولسا، تۇغۇلۇپ بولغاندىن كېيىن ئۆلۈپ قالغان بولسا، باشقا ئورۇق تۇغقانلىرى ئۇنىڭدىن مىراس ئالىدۇ ۋە ئۇنىڭ نامىزى چۈشۈرىلىدۇ.

تېخى تۇغۇلمىغان قورساقتىكى بالىغا بىر ئوغۇل بالىنىڭ ھەسسىسىدىن ياكى بىر قىز بالىنىڭ ھەسسىسىدىن كۆپ مال ـ مۈلۈك قويۇپ قويۇلىدۇ. بۇ ئەگەر قورساقتىكى بالا باشقا مىراسخورلارغا مىراستا شېرىك بولسا ياكى ئۇلارنى يېرىم چەكلەش ھالىتىدە مىراستىن چەكلىسە، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەمما قورساقتىكى بالا باشقا مىراسخورلارنى پۈتۈنلەي چەكلەش ھالىتىدە مىراستىن چەكلەيدىغان بولسا، بۇ چاغدا مال ـ مۈلۈكنىڭ ھەممىسى تاكى تۇغۇلماقچى بولغان ئۇ بالىنىڭ ئىشى بىر تەرەپ بولغانغا قەدەر تەقسىم قىلىنماي قويۇپ قويۇلىدۇ.

**1589ـ سوئال: يوق بولۇپ كەتكەن ئادەمنىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ بايانى**

يوق بولۇپ كەتكەن ئادەم دېگەنلىكتىن ئۇيەردىن چىقىپ كېتىپ تىرىك ياكى ئۆلۈك ئىكەنلىكى مەلۇم ئەمەس بولۇپ قالغان ئادەم كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ئادەم باشقىلارنىڭ ئۇنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلەردە تىرىك ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئەسلىدە ئۇ تىرىك ئىدى. شۇڭا ئۇ تاكى ئۆلگەنلىكى ئېنىق بولغانغا قەدەر تىرىك ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ ئادەمنىڭ مال- مۈلكى مىراسخورلىرى ئارىسىدا تەقسىم قىلىنماي قويۇپ قويۇلىدۇ. قازى ئۇنىڭ مال- مۈلكىنى ساقلاش ۋە ئۇنىڭغا كۆڭۈل بۆلۈش ئۈچۈن ئادەم تەيىنلەيدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ باشقىلاردىكى ھەقلىرىنى تولۇق ئېلىپ بېرىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ ئايالىنىڭ، بالىۋاقىلىرىنىڭ ۋە ئۇ ئادەمگە تەمىناتىنى بېرىش كېرەك بولغان كىشىلەرنىڭ تەمىناتلىرى ئۇ ئادەمنىڭ مال- مۈلكىدىن بېرىلىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ يوق بولۇپ كەتكىنىگە تۆت يىلدىن ئارتۇق بولغان بولسىمۇ ئۇنىڭ بىلەن ئۇنىڭ ئايالى ئايرىۋېتىلمەيدۇ.

ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: ھەر قانداق بىر ئايال ئېرىنى يۈتتۈرۈپ قويۇپ، ئۇنىڭ نەدىلىكىنى بىلەلمىسە، ئېرىنى تۆت يىل ساقلايدۇ. ئاندىن كېيىن تۆت ئاي ئون كۈن ئىددەت تۇتۇۋېتىپ، باشقا ئەرگە تەگسە بولىدۇ، دېگەن. (مالىك 1219)

يوق بولۇپ كەتكەن ئادەم ئۆزىنىڭ باشقىلارنىڭ ئۈستىدىكى ھەقلىرىدە ئۆلگەن ئادەم ھېسابىدا بولىدۇ. شۇڭا ئۇ ئادەم ئۆلگەن باشقا ئورۇق تۇغقانلىرىدىن مىراس ئالالمايدۇ.

بىر ئادەم، يوق بولۇپ كەتكەن بىر كىشىگە مال ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، ئۇ مال يوق بولۇپ كەتكەن ئۇ كىشىگە بېرىلمەيدۇ. ئۇ مال تاكى ئۇ كىشىنىڭ يۇرتىدىكى تەڭتۇشلىرى ئۆلۈپ تۈگىگەنگە قەدەر ساقلاپ قويۇلىدۇ.

يوق بولۇپ كەتكەن كىشىنىڭ يۇرتىدىكى تەڭتۇشلىرى ئۆلۈپ تۈگىگەنگە قەدەر ساقلاش ۋەسىيەت ئىشىغىلا خاس بىر ھۆكۈم ئەمەس. بۇ، يوق بولۇپ كەتكەن ئادەمنىڭ بارلىق ئىشلىرىنى ئۆز ئىچىگە ئالغان بىر ھۆكۈمدۇر.

## 1590ـ سوئال: قوش جىنسلىق ئادەمنىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ بايانى

ھەم ئوغۇللۇق ھەم قىزلىق جىنسى ئەزاسى بار ئادەم، قوش جىنسلىق ئادەم دەپ ئاتىلىدۇ. يەنە ھەم ئوغۇللۇق ھەم قىزلىق جىنسى ئەزاسى يوق، سۈيدۈك كىندىكىدىن چىقىدىغان ئادەممۇ بۇنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ. ھەم ئوغۇللۇق ھەم قىزلىق جىنسى ئەزاسى بار ئادەم بالاغەتكە يېتىشتىن بۇرۇن، ئەگەر سۈيدۈكنى ئوغۇللۇق ئەزاسىدىن سىيسە، ئوغۇل ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر ئۇ قىزلىق ئەزاسىدىن سىيسە، قىز ھېسابلىنىدۇ. ئەمما بالاغەتكە يەتكەن ۋاقتىدا ئەگەر ئۇنىڭغا ساقال چىققان ياكى خۇددى ساق ئەر ئىھتىلام كۆرگەنگە ئوخشاش ئىھتىلام كۆرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئوغۇل ھېسابلىنىدۇ. ئەگەر ئۇنىڭغا ئەمچەك چىققان ياكى ئۇنىڭدىن سۈت كەلگەن ياكى ئۇ ھەيز كۆرگەن، ياكى قۇرساق كۆتۈرگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئايال ھېسابلىنىدۇ.

ئەگەر ئۇنىڭدا مەزكۇر ئالامەتلەردىن يەنى ئەرلىك ياكى ئاياللىق ئالامەتلىرىدىن ھېچقايسىسى كۆرۈلمىگەن ياكى ھەر ئىككىسى تەڭلا كۆرۈلگەن ياكى بىر مۇددەت قىزلىق ئالامىتى يەنە بىر مۇددەت ئوغۇللۇق ئالامىتى كۆرۈلگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ، قوش جىنسلىق ئادەم ھېسابلىنىدۇ. بىر ئادەمنىڭ بالاغەتكە يېتىپ بولغاندىن كېيىن بۇنداق بولۇپ قېلىشى ناھايىتى ئاز ئۇچرايدىغان ئىشتۇر. بولۇپمۇ دوختۇرلۇق تەرەققى قىلغان بۇ زاماندا تېخىمۇ شۇنداقتۇر.

قوش جىنسلىق ئادەم ھەققىدە ئۇنىڭ ئىشى يەنى ياكى ئەرلىكلىكى ياكى ئاياللىقلىغى بىر تەرەپكە ئايرىلىشتىن ئىلگىرى ھەممە ھۆكۈملەردە ئەڭ ئىھتىياتلىق تەرىپى كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ئىمام ئەبۇھەنىفە (ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) نىڭ كۆز قارىشى بويىچە، ئۇنىڭغا ئەر بىلەن ئايالنىڭ ھەسسىسىنىڭ ئەڭ ئاز قىسمى بېرىلىدۇ. يەنى ئۇ ئادەم ئەگەر ئەر ھسابلانسا قانچىلىك مىراس ئالىدىغانلىقىغا، ئەگەر ئايال ھسابلانسا قانچىلىك مىراس ئالىدىغانلىقىغا قارىلىدۇ، ئاندىن ئۇنىڭغا بۇ ئىككى خىل مىراسنىڭ ئەڭ ئاز بولغىنى بېرىلىدۇ. ئۇ مەيلى ئەر ھسابلانسۇن مەيلى ئايال ھسابلانسۇن ئەگەر مىراس ئېلىشتىن پۈتۈنلەي مەھرۇم قىلىنىدىغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭغا ھېچقانداق مىراس بېرىلمەيدۇ. ئەمما ئىمام ئەبۇيۇسۇف بىلەن ئىمام مۇھەممەد (ئاللاھ تائالا ئۇلارغا رەھمەت قىلسۇن!) لەرنىڭ كۆز قارىشى بويىچە، ئۇنىڭغا ئەر بىلەن ئايالنىڭ ھەسسىسىنىڭ يېرىمى بېرىلىدۇ. لېكىن بۇ ھەقتە پەتۋا ئىمام ئەبۇھەنىفە ( ئاللاھ تائالا ئۇنىڭغا رەھمەت قىلسۇن!) نىڭ كۆز قارىشى بويىچە بېرىلىدۇ.

## 1591ـ سوئال: مىراس ئېلىشقا توسالغۇ بولىدىغان ئامىللار

بۇ ئامىللاردىن مىراسخوردا كۆرۈلگەن بىرەر سەۋەب تۈپەيلىدىن ئۇ مىراسخورنىڭ مىراس ئېلىشىغا توسالغۇ بولىدىغان ئىشلار كۆزدە تۇتۇلىدۇ. بۇ ھالدا ئۇ مىراسخور مىراستىن مەھرۇم قىلىنغان ئادەم دەپ ئاتىلىدۇ. بۇ شەكىلدە مىراس ئېلىشتىن مەھرۇم قالغان ئادەملەرنىڭ قاتارىغا بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكەن مىراس ئېلىشتىن پۈتۈنلەي ياكى يېرىم چەكلىنىش بىلەن مىراس ئېلىشتىن چەكلىنىپ قالغان ئادەملەر كىرمەيدۇ. چۈنكى بۇ ئادەملەر ئۆزلىرىدە كۆرۈلگەن بىرەر سەۋەبنىڭ تۈپەيلىدىن ئەمەس باشقا بىر سەۋەبنىڭ تۈپەيلىدىن مىراس ئېلىشتىن چەكلەنگەن ئادەملەردۇر. مىراس ئېلىشقا توسالغۇ بولىدىغان ئامىللار تۆتتۇر.

1ـ قۇللۇق. بىر ئادەمنىڭ قۇل بولۇشى ئۇنىڭ ئۆلگەن ئۇرۇق تۇغقانلىرىدىن، مىراس ئېلىشتىن چەكلەيدۇ. چۈنكى قۇل ھېچقانداق نەرسىگە ئىگە بولالمايدۇ. قۇلنىڭ قولىدىكى پۈتۈن نەرسىلەر ئۇنىڭ خوجايىنىغا تەۋە بولىدۇ.

2ـ مىراسخورنىڭ مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچى ئادەمنى قساسنى ياكى كاففارەتنى كەلتۈرىدىغان بىر شەكىلدە ئۆلتۈرۈۋېتىشى. قساسنى ياكى كاففارەتنى كەلتۈرىدىغان بىر شەكىلدە ئۆلتۈرۈۋېتىش بولسا، بىر مىراسخورنىڭ ئۆزىنىڭ مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچى ئادىمىنى قەستەن ياكى قەستەنگە ئوخشۇشۇپ كېتىدىغان بىر شەكىلدە، ياكى سەۋەنلىك بىلەن ئۆلتۈرۈۋېتىشىدۇر. بۇ هالدا ئۇ ئادەم مىراستىن مەهرۇم قالىدۇ. چۈنكى كىمكى بىر نەرسىگە ئۇ نەرسىنىڭ ۋاقتى كېلىشتىن بۇرۇن ئېرىشىشكە ئالدىرىسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىدىن مەهرۇم قېلىنىش بىلەن جازالىنىدۇ.

بىر ئادەم مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچىسىنى بىۋاستە قول تىقىپ ئۆلتۈرۈۋەتمىگەن ئەمما ئۇنىڭ ئۆلۈشىگە سەۋەب بولغان بولسا، ئۇ ئادەم بۇ مىراس قالدۇرۇپ كەتكۈچى ئادەمدىن مىراس ئېلىشتىن مەهرۇم قىلىنمايدۇ.

بىر ئادەم ئايالىنى ياكى ئۇرۇق تۇغقانلىرىنىڭ بىرىنى تۆهمەت چاپلاپ ئەمەس ئايالىنىڭ ياكى مەزكۇر تۇغقىنىنىڭ هەقىقىي زىنا قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۆلتۈرۈۋەتكەن بولسا، ئۇ ئادەم ئۆلتۈرۈلگەن تەرەپتىن مىراس ئېلىشتىن مەهرۇم قىلىنمايدۇ. بۇ هەنەفىي مەزهەپىدىكىلەرنىڭ قارىشىدۇر.

بالىسىنى ئۆلتۈرۈۋەتكەن ئادەمدىن ئۇنىڭ دادا بولغانلىقىنىڭ هۆرمىتى ئۈچۈن قىساس ياكى كاففارەت كەچۈرۈۋېتىلسە، ئۇ ئادەم يەنە ئۆلتۈرۈۋېتىلگەن ئوغلىدىن مىراس ئالالمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر بىر ئادەمگە كاففارەت بېرىش ۋاجىب ئەمەس پەقەت مۇستەهەپ بولغان هالەتتە بولسىمۇ يەنە ئۇ مىراس ئېلىشتىن مەهرۇم قىلىنىدۇ.

ئەگەر ئۆزىنىڭ مىراس قالدۇرۇپ كېتىدىغان ئۇرۇق تۇغقانلىرىنىڭ بىرەرسىنى ئۆلتۈرۈۋەتمەكچى بولغان ئادەم، ئۇنى ئۆلتۈرۈۋەتمەكچى بولغان جەريانىدا يارىلانغان ۋە ئۆلتۈرۈۋەتمەكچى بولغان كىشىدىن بۇرۇن ئۆلۈپ كەتكەن بولسا، بۇ هالدا ئۇ كىشى ئۇ ئادەمدىن مىراس ئالىدۇ. بۇ بارلىق ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

3ـ ئۆلگەن ئادەم بىلەن ئۇنىڭ مىراسخورىنىڭ بىرىنىڭ مۇسۇلمان يەنە بىرىنىڭ كاپىر بولغىنىغا ئوخشاش باشقا ـ باشقا دىندا بولىشى يەنى بىر مۇسۇلمان بىر كاپىر ئۇرۇق تۇغقىنىدىن ياكى بىر كاپىر بىر مۇسۇلمان تۇغقىنىدىن مىراس ئالالمايدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇسۇلمان كاپىرغا مىراسخور بولالمايدۇ، كاپىرمۇ مۇسۇلمانغا مىراسخور بولالمايدۇ. (بۇخارى: 6764)

پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئىككى دىن ئەهلى بىر ـ بىرىگە مىراسخور بولالمايدۇ. (تىرمىزى: 2108)

ئەگەر كاپىر ئادەم ئۆلگەن مۇسۇلمان تۇغقىنىنىڭ مال ـ مۈلكى تەقسىم قىلىنىشتىن ئىلگىرى ئىسلامغا كىرگەن بولسا، بۇ هالدىمۇ ئۇ يەنە مىراس ئالالمايدۇ. چۈنكى بىر ئادەم مىراسقا مىراس قالدۇردىغان ئادەمنىڭ ئۆلۈشى بىلەنلا هەقلىق بولۇپ بولىدۇ. كېيىن مۇسۇلمان بولغان كاپىر مۇسۇلمان تۇغقىنى ئۆلگەن ۋاقتىدا تېخى مۇسۇلمان بولمىغانلىقى ئۈچۈن كېيىن مۇسۇلمان بولغان تەقدىردىمۇ ئۇ يەنە مىراسقا ئېرىشەلمەيدۇ.

ئاللاھ تائالا ساقلىسۇن! ئىسلام دىنىدىن يېنىۋالغان ئادەمنىڭ مۇسۇلمان ۋاقتىدا تاپقان مال ـ مۈلكى مىراسخورلىرى ئارىسىدا تەقسىم قىلىنىدۇ. ئەمما ئۇنىڭ ئىسلام دىنىدىن يېنىۋالغاندىن

كىيىن تاپقان مال ـ مۈلكى مۇسۇلمانلار ئۈچۈن غەنىمەت ھېسابلىنىدۇ.

4 ـ ياشاۋاتقان يەرنىڭ باشقا ـ باشقا يەر بولىشى ئۇرۇق تۇغقان كاپىرلار، بىرى باشقا يەردە يەنە بىرى باشقا بىر يەردە ياشىسا، ئۇلار بىر ـ بىرىدىن مىراس ئالالمايدۇ. چۈنكى مىراس ئىشى ئۇرۇق تۇغقانلار بىر ـ بىرىنى قوغداش ۋە ياردەم بېرىش پرىنسىپىنىڭ ئۈستىگە قۇرۇلغان بىر ئىشتۇر. باشقا ـ باشقا يەردە ياشايدىغان كاپىرلارنىڭ ئارىسىدا بىر ـ بىرىگە ياردەم بېرىش ۋە بىر ـ بىرىنى قوغداش ئىشى يوقتۇر. ئەگەر ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئۆز ـ ئارا دىشمەنلىرىگە قارشى بىر ـ بىرىگە ياردەملىشىش ۋە بىر ـ بىرىنى قوغداش ئىشى بولسا، بۇ ھالدا ئۇلار خۇددى بىر يەردە ياشىغان ھېسابلىنىدۇ ۋە بىر ـ بىرىدىن مىراس ئالىدۇ. ئەمما مۇسۇلمانلار ئۇرۇق تۇغقانلارنىڭ باشقا ـ باشقا يەردە ياشىغانلىقلىرى ئۇلارنىڭ ئۆز ـ ئارا مىراس ئېلىشلىرىغا تەسىر يەتكۈزەلمەيدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن مۇسۇلمان بىر تىجارەتچى ياكى كاپىرنىڭ قولىغا ئەسىرگە چۈشۈپ قالغان بىر مۇسۇلمان كاپىرنىڭ يۇرتىدا ئۆلسە، ئۇنىڭ مال مۈلكىنى ئۇنىڭ مىراسخورلىرى مىراس قىلىپ ئالىدۇ.

# ئۈچىنچى باپ. تاشلىۋېتىلگەن بالا، چۈشۈپ قالغان نەرسە ۋە كۆندىلىك تۇرمۇشتا ئۇچرايدىغان موھىم مەسىلىلەرنىڭ بايانى

## 1592 ـ سۇئال: تاشلىۋېتىلگەن بالىنىڭ ھۆكۈملىرىنىڭ بايانى

بۇ، پېقىرلىقتىن ياكى تۇغۇپ سالغان ئىبرى يوق ئاياللارنىڭ زىنا تۆھمىتىدىن قورقۇپ تاشلىۋېتىلگەن باللارنى كۆرسىتىدۇ. ئەگەر بالا ئۆلۈپ قالسا، ئۇنى تاشلىۋەتكەن ئادەم گۇناھكار بولىدۇ. ئۇ ئاللاھ تائالانىڭ: كەمبەغەللىكتىن قورقۇپ بالىلىرىڭلارنى ئۆلتۈرمەڭلار. ئۇلارنىڭ ۋەسىلەرنىڭ رىزقىڭلارنى بىز بېرىمىز، ئۇلارنى ئۆلتۈرۈش ھەقىقەتەن چوڭ گۇناھتۇر [سۈرە ئىسرا ـ 31]. دېگەن ئايىتىدە بايان قىلىنغان مەزمۇنىنىڭ ئىچىگە كىرىدۇ.

ئەگەر بالا چۆلگە ياكى ئورمانلىقتا ئوخشاش بالىنىڭ ئۆلۈپ كېتىش ئېھتىماللىقى كۈچلۈك بولغان بىر يەرگە تاشلىۋېتىلگەن بولسا، ئۇنى تېپىۋالغان ئادەم ساۋابقا ئېرىشىدۇ ۋە غەنىمەتكە ئېرىشكەن ھېسابلىنىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: «كىمكى بىر ئادەمنى تىرىلدۈرسە يەنى قۇتقۇزسا ياكى ھايات قېلىشىغا سەۋەبچى بولسا، ئۇ پۈتۈن ئىنسانلارنى تىرىلدۈرگەندەك بولىدۇ.» (سۈرە مائىدە 32 ـ ئايەتنىڭ بىر قىسمى)

## 1593 ـ سۇئال: تاشلىۋېتىلگەن بالىنى ئېلىۋېلىشنىڭ ھۆكمى

ئۇ بالا، ئەگەر ئۇنى كۆرگەن ئادەم ئېلىۋالمىسا ئۇنىڭ ئۆلۈپ قېلىشى گۇمان قىلىنىدىغان بىر يەرگە تاشلىۋېتىلگەن بولسا، ئۇنى كۆرگەن ئادەمگە ئۇنى ئېلىۋېلىش بىر ئادەم قىلسا باشقىلارنىڭ ئۈستىدىن قىلىش چۈشۈپ كېتىدىغان پەرزدۇر. يەنى پەرز كۇپايىدۇر. ئەگەر ئۇ بالا تاشلىۋېتىلگەن يەر ئۇنى كۆرگەن ئادەمدىن باشقا ئادەم يوق بىر يەر بولسا، ئۇنى كۆرگەن ئادەمگە ئۇنى ئېلىۋېلىش ھەر بىر ئادەمنىڭ قىلىشى لازىم بولغان پەرزدۇر. كور بىر ئادەمنىڭ بىر يەرگە چۈشۈپ كېتىش ئالدىدا تۇرغانلىقىنى كۆرگەن ئادەمنىڭ ھۆكمىمۇ تاشلىۋېتىلگەن بالىنى كۆرگەن ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر.

ئەگەر بىر بالا، ئۇنىڭ ئۆلۈپ قېلىش ئېھتىماللىقى بەك كۈچلۈك ئەمەس بىر يەرگە تاشلىۋېتىلگەن بولسا، ئۇنى كۆرگەن ئادەمگە ئۇنى ئېلىۋېلىش مۇستەھەپتۇر. چۈنكى ئۇنداق قىلغانلىق ئۇنىڭغا ئىچ ئاغرىتقانلىق ۋە ياخشىلىق قىلغانلىق ھېسابلىنىدۇ. ئۇنى ئېلىپ قۇتقۇزۇپ

بولغاندىن كېيىن ئۇنى قايتا تاشلىۋېتىش هارامدۇر. چۈنكى ئۇنى ئۇچراتقان ئادەمگە ئۇنى قولىغا ئېلىشى بىلەن ئۇنى پەرۋىش قىلىپ ساقلاش ۋاجىپتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇنى بۇرۇنقى هالىتىگە قايتۇرۇش توغرا ئەمەس.

مال ـ مۈلۈك مەيلى تاشلىۋېتىلگەن بالىنىڭ ئاستىدا بولسۇن مەيلى ئۈستىدە بولسۇن ئەگەر ئۇنىڭ بىلەن مال ـ مۈلۈك بىرگە بولغان بولسا، ئۇ مۈلۈك ئۇ بالىغا تەۋە بولىدۇ. چۈنكى ئەمەلىيەت مال ـ مۈلۈكنىڭ بالىنىڭ ئىكەنلىكىنى ئىسپاتلاپ بېرىدۇ.

تاشلىۋېتىلگەن بالا تېپىلغان يەرنى ئېتىبارغا ئېلىپ تۇرۇپ ئازات ۋە مۇسۇلمان بالا هېسابلىنىدۇ. مەيلى ئۇنى تېپىۋالغان ئادەم مۇسۇلمان بولسۇن مەيلى كاپىر بولسۇن ئۇ مۇسۇلمانلار ياشايدىغان يەردە تېپىلغانلىقى ئۈچۈن مۇسۇلمان هېسابلىنىدۇ. ئەگەر تاشلىۋېتىلگەن بالا مۇسۇلمانلارغا تۈلەم تۆلەپ ياشايدىغان كاپىرلارنىڭ مەهەللىسىدە ياكى ئۇلارنىڭ ئىبادەتخانىلىرىدا تېپىلغان ۋە ئۇنىڭ ئۈستىدە كىرىسكە ئوخشاش باشقا دىندىكىلەرنىڭ ئالامەتلىرى بولغان بولسا، بۇ هالدا ئۇ بالا مۇسۇلمانلاردىن ئەمەس شۇ كاپىرلاردىن هېسابلىنىدۇ.

تاشلىۋېتىلگەن بالىنى ئۇنى تېپىۋالغان ئادەمنىڭ قولىدىن باشقا بىر ئادەمنىڭ ئېلىۋېلىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى ئۇنى ساقلاش هەققى ئۇنى بالدۇر تېپىۋالغان ئادەمنىڭ بولىدۇ. ئەگەر ئۇنى بالدۇر تېپىۋالغان ئادەم ئۇنى ساقلاشقا ۋە ئۇنى تەربىيەلەشكە هەقلىق بولمىسا، بالىنى ئۇ ئادەمنىڭ قولىدىن تارتىۋېلىش لازىم.

ئەگەر تاشلىۋېتىلگەن بالىنى بىر مۇسۇلمان بىلەن بىر كاپىر تېپىۋالغان ئۇ ئىككىسى بۇنى مەن باقىمەن دەپ، تالىشىپ قالغان بولسا، قازى بالىنى مۇسۇلماننىڭ بېقىشىغا بۇيرۇپ بېرىدۇ. چۈنكى ئۇ بالىنىڭ ياخشى ئادەم بولۇپ ئۆسۈپ يېتىلىشى ئۈچۈن ئۇنىڭغا مۇسۇلمان، كاپىرغا قارىغاندا ئەڭ پايدىلىق ئادەم هېسابلىنىدۇ. ئەگەر ئۇ بالىنى تېپىۋالغان ئادەملەرنىڭ هەر ئىككىسى ئوخشاش ئادەملەر بولسا، بۇ هالدا قازى ئۇ بالىنى كىمگە بېرىش هەققىدە ياخشى ئويلىشى ۋە بالىنى ئۇنىڭغا ئەڭ پايدىلىق بولغان ئادەمگە بېرىشى لازىم.

تاشلىۋېتىلگەن بالىنى تېپىۋالغان ئادەم ئۇنى ئۆزىگە نىسبەت بېرىشى توغرا ئەمەس. يەنى ئۇ، مېنىڭ بالام دېيىشى توغرا ئەمەس. چۈنكى يۇقىرىدا بېقىۋالغان بالىنى بېقىۋالغان ئادەمنىڭ ئىسمى بىلەن ئەمەس ئۇنىڭ ئەسلىدىكى دادىسىنىڭ ئىسمى بىلەن چاقىرىشنىڭ لازىم ئىكەنلىكىنى ئوتتۇرغا قويۇلدى.

ئەگەر مەزكۇر بالىنى ئىككى ئايال داۋا قىلغان ۋە ئۇ ئىككى ئايالنىڭ بىرى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ بالىسى ئىكەنلىكىگە پاكىت كۆرسەتكەن بولسا، بالا پاكىت كۆرسەتكەن ئايالنىڭ بولىدۇ.

ئەگەر مەزكۇر بالىنى ئۇنى تېپىۋالغان ئادەمدىن باشقا ئىككى ئادەم، ئۇ مېنىڭ بالام ئىدى، دەپ داۋا قىلغان، ئۇ ئىككى ئادەمنىڭ بىرى بالىنىڭ تېنىدە مۇنداق مۇنداق ئالامەتلەر بار ئىدى، دېگەن ۋە بالىنىڭ تېنىدە ئۇنىڭ دېگەن ئالامەتلىرى كۆرۈلگەن بولسا، يەنە بىر ئادەم بالىنىڭ ئۆزىنىڭ بالىسى ئىكەنلىكىگە ئۇنىڭدىنمۇ كۈچلۈكرەك بىر پاكىت كۆرسەتمىسە بالا ئۇ ئادەمگە بۇيرۇپ بېرىلىدۇ.

**1594ـ سۇئال: چۈشۈپ قېلىنغان نەرسىنى ئۇچراتقان ئادەمنىڭ ئېلىشىنىڭ هۆكمى**

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئەگەر ئۆزىگە ئۇ نەرسىنى ئالسا ئۇنى كىشىلەر ئارىسىدا ئېلان قىلىدىغانلىقىغا ئىشەنچ قىلالىسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ

بېرىش نىيتى بىلەن ئېلىشى مۇستەھەپتۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۆزىنىڭ ئۇ نەرسىنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بەرمەيدىغانلىقىنى ھېس قىلسا، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى ئالماي تاشلاپ قويۇپ كېتىشى لازىمدۇر. بۇ ھالدا ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى ئېلىشى ھارامدۇر. ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى ئۆزىنىڭ قىلىۋېلىش نىيتى بىلەن ئالسا، ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى بۇلاپ ئېلىۋالغان كىشىنىڭ ھۆكمىدە بولىدۇ.

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۇ نەرسىنى ئەگەر ئالماي تاشلاپ كەتسە ئۇنىڭ بۇزۇلۇپ كېتىشىدىن قورقسا، ئۇ ئادەمگە ئۇ نەرسىنى ئېلىش پەرز بولىدۇ. چۈنكى خۇددى جانغا ئوخشاش مال ـ مۈلۈكنىڭمۇ ھۆرمىتى باردۇر. بۇ، ئەگەر ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى ئالسا ئۇنى كىشىلەر ئارىسىدا ئېلان قىلالايدىغانلىقىغا ئۆزىگە ئىشەنچ قىلالىسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەگەر ئۇنداق قىلالايدىغانلىقىغا ئىشەنچ قىلالمىسا، ئۇنى ئالماي تاشلاپ قويۇپ كېتىشى ياخشىدۇر.

ئەگەر چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۇ نەرسىنى ئۆيىگە ئېلىپ كەلگەندىن كېيىن ئۇنى يەنە ئورنىغا قايتا ئاپىرىپ قويغان ۋە ئۇ نەرسە ئۇ يەردىن يوق بولۇپ كەتكەن، ياكى بۇزۇلۇپ كەتكەن بولسا، كۈچلۈك رىۋايەتكە ئاساسەن ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى تۆلىمەيدۇ. بۇ، ئۇ ئادەم ئەگەر ئۇ نەرسىنى كىشىلەر ئارىسىدا ئېلان قىلىش ئۈچۈن ئالغان بولسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەمما چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۇ نەرسىنى ئۆزى ئىشلىتىش ئۈچۈن ئالغان بولسا، ئۇنى تاكى ئۆز ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بەرمىگىچە ئۇنى يوق قىلىۋاتقان ياكى بۇزۇۋاتقان بولسا ئۇنى تۆلەيدۇ.

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۇ نەرسىنى ئالغان ۋاقتىدا، ئۆزىنىڭ ئۇنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىش ئۈچۈن ئالغانلىقىغا گۇۋاھچى تۇرغۇزۇپ قويۇپ ئالغان ۋە كېيىن ئۇ نەرسە بۇزۇلۇپ كەتكەن بولسا، ئۇ ئادەمگە ئۇنى تۆلەش لازىم ئەمەس. چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۇ نەرسىنى تېپىۋالغان يەردە تۇرۇپ، كىمكى بىر نەرسىسىنى چۈشۈرۈپ سېلىپ ئۇنى ئىزدەۋاتقان كىشىنى ئاڭلىسا ياكى كۆرسە ئۇنى مېنىڭ قېشىمغا باشلاپ قويسۇن، دەپ ئېلان قىلىشى يېتەرلىك بولىدۇ. ئەگەر چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۆزى ئۇنى ئېلان قىلىشتىن ئاجىز كەلگەن ۋە ئۇنى بېرىدىغان كىشى ئىشەنچىلىك بولغان بولسا، ئۇنى ئېلان قىلىش ئۈچۈن ئۇ كىشىگە بەرسە بولىدۇ.

## 1595ـ سۇئال: چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەمدە تېپىلىشقا تېگىشلىك بولغان شەرتلەر

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەمنىڭ مەست ھالدا بولماسلىقى ۋە ئەقلى ھۇشى جايىدا بولۇشى شەرتتۇر. چۈشۈپ قالغان نەرسىنى ئەقلى ھۇشى جايىدا، لېكىن تېخى بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىنىڭمۇ ۋە قۇلنىڭمۇ ئېلىشى توغرا بولىدۇ. لېكىن ئۇنى كىشىلەر ئارىسىدا ئېلان قىلىش كىچىك بالىنىڭ ئىگە چاقىلىرىنىڭ ۋە قۇلنىڭ خوجايىنىنىڭ ئۈستىگە يۈكلىنىدۇ.

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى ئېلىشىپ قالغان ساراڭنىڭ، ئەقلى كەم، مەست ۋە بىر نەرسىدىن ھەيران قېلىپ ئەقلى ھۇشى جايىدا بولمىغان ئادەملەرنىڭ ئېلىشى توغرا ئەمەس.

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۇنى كىشىلەر ئارىسىدا تاكى ئەمدى ئۇنى بۇنىڭدىن كېيىن ئۇنىڭ ئىگىسى ئىزدىمەيدۇ، دەپ كۈچلۈك گۇمانغا كەلگەنگە قەدەر ئېلان قىلىشى لازىم. ھەر قانداق نەرسە ئۇنىڭ ئۆزلايىقىغا يارىشا ئېلان قىلىنىدۇ.

## 1596ـ سوئال: چۈشۈپ قالغان نەرسىنىڭ ئۈنى تېپىۋالغان ئادەمنىڭ قولىدا تۇرغان چاغدىكى ھۆكمى

چۈشۈپ قالغان نەرسە ئۈنى تېپىۋالغان ئادەمنىڭ قولىدا بىر ئامانەت سۈپىتىدە تۇرىدۇ. شۇڭا ئۇ ئادەم ئەگەر ئۈنى قەستەن بۇزۇۋاتمىغان ياكى يوق قىلىۋاتمىغان بولسا، ئۈنى تۆلىمەيدۇ. ئەگەر نەرسىنىڭ ئىگىسى كەلسە، ئۈنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بېرىدۇ. ئەگەر نەرسىنىڭ ئىگىسى كەلمىسە، ئىمكانىنىڭ يېتىشىچە ئۇ نەرسىنى ئۈنىڭغا ھەقلىق بولغان ئادەمگە يەتكۈزۈش ئۈچۈن ئۈنى پېقىرغا سەدىقە قىلىدۇ. ئىمكان يېتىشىچە چۈشۈپ قالغان نەرسىنى ئىگىسىگە قايتۇرۇش لازىمدۇر. بۇ، ئەگەر چۈشۈپ قالغان نەرسىنىڭ ئىگىسى كەلسە ئۇ نەرسىنىڭ ئۆزىنى قايتۇرۇپ بېرىش بىلەن، ئەگەر ئۈنىڭ ئىگىسى كەلمىسە ئۈنى سەدىقە قىلىپ ئۈنىڭ ساۋابىنى يەتكۈزۈش بىلەن بولىدۇ. چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم، ئەگەر ئۇ نەرسىنى تاكى ئۈنىڭ ئىگىسى كەلگەنگە قەدەر ئۆزۈن مۇددەت ساقلاشنى خالىسا، شۇنداق قىلىدۇ.

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئەگەر پېقىر بولسا، ئۈنى كىشىلەر ئارىسىدا ئىلان قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئىگىسى كەلمىسە ئۈنىڭدىن ئۆزى پايدىلانسىمۇ بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم پېقىر بولمىسا، ئۈنى پېقىر ئادەم مەيلى ئاتا ئانىسى بولسۇن مەيلى بالىۋاقىلىرى بولسۇن مەيلى ئايالى بولسۇن پېقىرغا سەدىقە قىلىدۇ. ئەگەر چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئۇ نەرسىنى سەدىقە قىلىپ بولغاندىن كېيىن ئۈنىڭ ئىگىسى كەلسە، ئىگىسى خالىسا ئۇ ئادەمنىڭ قىلغان ئىشىغا قوشۇلىدۇ، يەنى ئۈنى تۆلەتتۈرمەيدۇ، خالىسا ئۈنى تۆلەتكۈزىدۇ.

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغۇچى ئادەم ئەگەر ئۈنى تۆلىسە، ئۇ نەرسىنى تېپىۋالغاندىن تارتىپ ئۈنىڭ ئىگىسى ھېسابلىنىدۇ. ئۇ نەرسە ئەگەر سەدىقە قىلىنىپ بولغان بولسا، ئۈنىڭ ساۋابى ئۈنى تۆلەپ بەرگەن ئادەمگە بولىدۇ.

بۇ ھۆكۈم چۈشۈپ قالغان نەرسە مەيلى باشقا يەردە چۈشۈپ قالسۇن مەيلى ھەرەمدە چۈشۈپ قالسۇن، چۈشۈپ قالغان ھەممە نەرسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇنىڭدا بىر يەر بىلەن يەنە بىر يەرنىڭ ئارىسىدا ھېچقانداق پەرق يوق.

مۇنبەئىسنىڭ ئازادگەردىسى يەزىد مۇنداق دەيدۇ: مەن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ ساھابىسى زەيد ئىبنى خالىد جۇھەنىي رەزىيەللاھۇ ئەنھۇنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى ئاڭلىغانىدىم: بىرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمدىن تېپىۋالغان ئالتۇن ياكى كۈمۈشنى قانداق قىلىش كېرەكلىكى ھەققىدە سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ھەميانىنى ۋە بوغقۇچىنى بىر يىلغىچە تونۇتقىن، ئاڭغىچە ئىگىسى چىقمىسا، ئىشلەتكەچ تۇرغىن، ئۇ سېنىڭدە ئامانەت سۈپىتىدە قالسۇن. كۈنلەرنىڭ بىرىدە ئىگىسى كېلىپ قالسا، ئۈنى ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بەرگىن! دېدى. ئۈنىڭدىن يەنە يۈتۈپ كەتكەن تۆگىنى تېپىۋالسا قانداق قىلىش كېرەكلىكى ھەققىدە سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: تۆگە بىلەن سېنىڭ نېمە ئىشىڭ؟ ئۈنى قويۇۋەتكىن، ئۈنىڭ تۆت ئايىغى ئۆزى بىلەن بىللە، سۇ بويىغا ئۆزى بارالايدۇ، ئوت چۆپلەر بىلەن قورسىقىنى تويغۇزالايدۇ، شۇ ئارىدا ئۈنى ئىگىسى تېپىۋالىدۇ، دېدى. ئۈنىڭدىن يەنە يۈتۈپ كەتكەن قويىنى تېپىۋالسا قانداق قىلىش كېرەكلىكى ھەققىدە سورىغانىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئۈنى تۇتۇۋالغىن، ئۇ يا سېنىڭ ياكى باشقا بىر قېرىندىشىڭنىڭ ۋەياكى بۆرىنىڭ (رىزقى) بولىدۇ، دېدى. يەنە بىر رىۋايەتتە يەزىد مۇنداق دەيدۇ: قويمۇ ھەم

تونۇتىلىدۇ. (مۇسلىم: 1722، بۇخارى: 2428)

چۈشۈپ قالغان نەرسىنى تېپىۋالغان ئادەمنىڭ، ئۇ نەرسىنىڭ ئىگىسى، ئۇ نەرسىنى ماڭا قايتۇرۇپ بەرگەن ئادەمگە مۇنداق نەرسە بېرىمەن دەپ ئىلان قىلغان سۈيۈنچىنى ئېلىشى توغرا ئەمەس.

## 1597 ـ سۇئال: ئۈستىدە قالغان قەرز پۇل ۋە باشقىلاردىن ناھەق ئېلىۋالغان مال دۇنيانىڭ مىراسخورىنىڭ كىملىكىنى تاپالمىغان ئادەمنىڭ قانداق قىلىدىغانلىقى

بىر ئادەمنىڭ ئۈستىدە باشقىلارنىڭ قەرز پۇللىرى ۋە كىشىلەردىن ناھەق ئېلىۋالغان مال دۇنيا بولغان، ئۇ مال دۇنيانىڭ ئىگىلىرىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى، ياكى ئۇ مال دۇنيانىڭ ئىگىلىرىنىڭ مىراسخورلىرىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى تاپالمىغان ۋە ئۇلارنى تېپىشتىن ئۈمىدى ئۈزۈلگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەمنىڭ ئۈستۈمدە كىشىلەرنىڭ مۇنچىلىك مىقداردا ھەقلىرى بار دېگەن مىقداردىكى مال مۈلۈكنى، ئەگەر ئۇ ھەقلەر ئۇنىڭ مال دۇنياسىنىڭ ھەممىسىنى تۈگىتىۋەتسىمۇ سەدىقە قىلىۋېتىشى لازىم. ئەگەر ئۈستىدە بىرىنىڭ قەرزى بار ئادەم، ئۇ قەرزنى قەرزنىڭ ئىگىسى ئۆلۈپ كېتىپ بولغاندىن كېيىن ئۇنىڭ مىراسخورلىرىغا بەرگەن بولسا، ئۇ ئۈستىدىكى قەرزدىن ئادا جۇدا بولغان بولىدۇ. لېكىن قەرزنى ئۆلگەن ئىگىسىگە قەرزنى ئۆز ۋاقتىدا قايتۇرۇپ بەرمەي ئۇنىڭغا زۇلۇم قىلغانلىقى ئۈچۈن ئۇنىڭ ھەققى ئۇ ئادەمنىڭ ئۈستىدە قېلىپ قالىدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ ئۆلگەن ئۇ ئادەمنىڭ ھەققىدىن پەقەت تەۋبە، ئىستىغپار ئېيتىش ۋە ئۇنىڭ ئۈچۈن دۇئا قىلىپ قويۇش ئارقىلىق ئادا جۇدا بولىدۇ.

## 1598 ـ سۇئال: بۇلاپ ئېلىنغان ياكى ئوغۇرلانغان مىراسقا ئىگە بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ قانداق قىلىدىغانلىقى

بىر مىراسخور ئۆلگەن تۇغقىنىنىڭ ئۈستىدىكى مال ـ مۈلۈكنىڭ باشقىلاردىن بۇلاپ ئېلىۋالغان ياكى ئوغۇرلاپ ئېلىۋالغان مال ـ مۈلۈك ئىكەنلىكىنى بىلسە، ئۇ مىراسخورنىڭ ئۇ مال مۈلۈكنى ئۇنىڭ ئىگىسىگە ئۆلگەن تۇغقىنى قالدۇرۇپ كەتكەن مال دۇنيانىڭ ئىچىدىن قايتۇرۇپ بېرىشى لازىم. ئەگەر ئۇ مىراسخور ئۇ مال مۈلۈكنى ئۇنىڭ ئىگىسىگە قايتۇرۇپ بەرمىسە، ئۇ مىراسخور ئاخىرەتتە جازالىنىدۇ. ئەگەر باشقا بىرسىدىن قەرز ئالغان ئادەم قەرز ئىگىسىنى ياكى ئۇنىڭ مىراسخورىنى تاپالمىغان ۋە شۇنىڭ ئۈچۈن قەرزگە ئالغان پۇلنىڭ مىقدارىدىكى پۇلنى قەرز ئىگىسىنىڭ نامىدىن سەدىقە قىلغان بولسا، ئاخىرەتتە جازالىنىشتىن ئادا جۇدا بولىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئۇ سەدىقىنى ئۇ ئادەمنىڭ ئۆزى ئەمەس ئۇنىڭ مىراسخورى قىلسىمۇ شۇنداق بولىدۇ.

## 1599 ـ سۇئال: چۈشۈپ قالغان ۋە ناھەق ئالغان نەرسىلەرنىڭ ئىگىسىنى بىلمىگەندە قانداق قىلىدىغانلىقىنىڭ بايانى

بىر ئادەمنىڭ يېنىدا مەيلى باشقىلارنىڭ چۈشۈپ قالغان نەرسىسى بولسۇن مەيلى باشقىلاردىن بۇلاپ ئېلىۋالغان نەرسە بولسۇن مەيلى پارىغا ئالغان نەرسە بولسۇن كىشىلەردىن ناھەق ئالغان نەرسىلەر بولغان ۋە ئۇ نەرسىلەرنىڭ قايسى قايسىسىنىڭ، كىم كىمنىڭ ئىكەنلىكىنى بىلمىگەن بولسا، ئۇ ئادەمگە ئۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى سەدىقە قىلىۋېتىش لازىم. ئەگەر ئۇ ئادەم شۇ نەرسىلەرنىڭ ھەممىسىنى سەدىقە قىلىۋەتسە، ئۇ نەرسىلەرنىڭ ئىگىلىرى كېلىپ ئاخىرەتتە ئۇ ئادەمدىن ئۆزلىرىنىڭ ھەقلىرىنى بېرىشنى تەلەپ قىلالمايدۇ.

بىر ئادەم چۈشۈپ قالغان نەرسە تېپىۋالغان، ئۇنى كىشىلەر ئارىسىدا ئىلان قىلغان، لېكىن

ئىگىسىنى تاپالمىغان، شۇنىڭ بىلەن ئۇ نەرسىنى پېقىر بولغانلىقى ئۈچۈن ئۆزى ئىشلەتكەن، كېيىن ئۇ ئادەم باي بولغان بولسا، ئۇ ئادەمگە باي بولۇپ بولغاندىن كېيىن ئۇ نەرسىگە ئوخشاش بىر نەرسىنى سەدىقە قىلىۋېتىش لازىم ئەمەس.

كىمكى سۇدىن ئوتتۇن سۇزىۋالغان، ئۇ ئوتتۇن قىممەت پۇلغا يارايدىغان دەرىجىدە بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئوتتۇن خۇددى چۈشۈپ قالغان نەرسىنىڭ ھۆكمىدە بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئوتتۇن ئۇ دەرىجىدە بولمىسا، ئوتتۇن سىزىۋالغان ئادەم ئۈچۈن خۇددى تېخى بىر ئىنساننىڭ قولى تەگمىگەن نەرسىلەرگە ئوخشاش ھالالدۇر.

**1600ـ سۇئال: سەپەر ئۈستىدە ئۆلگەن ئادەمنىڭ مۈلكى توغرىسىدا**

بىر ئادەم سەپەر ئۈستىدە ئۆلگەن بولسا، ئۇنىڭ نەرسە كېرەكلىرىنى ئۇنىڭ ھەمراھىنىڭ سېتىپ پۇلىنى ئۇ ئادەمنىڭ ئاتا ئانىسىغا ۋە بالىۋاقىلىرىغا بېرىشى توغرىدۇر. چۈنكى سەپەردە ھەمراھ بولغان ئادەمگە شۇنداق قىلىشقا رۇخسەت بېرىلگەندۇر.

**1601ـ سۇئال: مىراسخورىنىڭ كىملىكىنى بىلگىلى بولمىغان ئادەمنىڭ مال مۈلكى توغرىسىدا**

بىر ئادەمنىڭ ئۆيىدە ياقا يۇرتتىن كەلگەن بىر كىشى ئۆلۈپ قالغان ۋە ئۆلۈپ قالغان كىشىنىڭ مىراسخورلىرىنىڭ كىم ئىكەنلىكىنى بىلگىلى بولمىغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ مال- مۈلكى خۇددى چۈشۈپ قالغان نەرسىنىڭ ھۆكمىدە بولىدۇ.

**1602ـ سۇئال: مەلۇم سەۋەب تېپىلغان ئادەملەرنى، تەسەررۇپ قىلىشتىن چەكلەشنىڭ بايانى**

يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتىلگەن بابلاردىن ئىسلام دىنىنىڭ ھەر قانداق نەرسىنى ئۇنىڭغا ھەقلىق كىشىلەرگە يەتكۈزىشكە ناھايىتى ھېرىسمەن ئىكەنلىكىنى كۆرۈۋالالايمىز. ئەگەر مال ـ مۈلۈك ئىگىلىرى كەم ئەقىل بولغانلىقى ئۈچۈن مال مۈلۈكلىرىنى ئۆز جايىدا باشقۇرالمايدىغان ھالەتتە بولسا، ئىسلام دىنىنىڭ يەنە ئۇلارنىڭ مال مۈلۈكلىرىنى زايا بولۇپ كېتىشىدىن ساقلاشقا كۆڭۈل بۆلىشى، ئىسلام دىنىنىڭ مۇكەممەللىكلىرىنىڭ بىرىدۇر ۋە ئۇنىڭ كامالەتكە يەتكەن ھېكمەتلىك دىن ئىكەنلىكىنىڭ پاكىتىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئاللاھ تائالا مەلۇم سەۋەب تېپىلغان كىشىلەرنى مال- مۈلكىنى ئىشلىتىشكە چەكلىمە قويىدى. بۇ چەكلىمىدىن مەلۇم سەۋەب تېپىلغان كىشىلەرنى بەزى تەسەررۇپلاردىن چەكلەش كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

**1603ـ سۇئال: چەكلىمىنىڭ سەۋەبلىرى**

بۇ چەكلىمىنىڭ سەۋەبلىرى كىچىكلىك، ساراڭلىق ۋە ئەخمەقلىقتىن ئىبارەتتۇر. بۇلارنىڭ قاتارىغا يەنە گاللۋاڭ ئادەممۇ كىرىدۇ. يەنى مۇشۇ خىل سۈپەتلەر تېپىلغان ئادەملەر تەسەررۇپتىن چەكلىنىدۇ.

**1604ـ سۇئال: بىر ئادەمگە ئۇنىڭ ئەخمەق ئادەم بولغانلىقى سەۋەبى بىلەن چەكلىمە قويۇلۇشىنىڭ بايانى**

ئەخمەق ئادەم بولسا، مال- مۈلكىنى ئىسلام دىنىنىڭ ياكى ئەقىلنىڭ تەلۋى بويىچە تەسەررۇپ قىلماستىن ئەكسىچە بۇزۇپ چاچىدىغان، ئويۇن تاماشا، نەغمە نەۋاغا ھەددىدىن ئارتۇق پۇل خەجلەيدىغان، قىممەت پۇلغا كەپتەرگە ئوخشاش ئۇچار قۇشلارنى ئالىدىغان ۋە تىجارەتتە گوللىنىپ قالىدىغان ئادەملەردۇر.

ئەخمەقلىق ئەسلىدە ئەقلى كىچىك دىگەنلىك بولۇپ بۇ سۈپەت مەيلى يىتىم بولسۇن مەيلى كىچىك بولسۇن مەيلى ساراڭ بولسۇن ئەقلى ئاجىز كىشىلەرنىڭ ھەممىسىنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. بۇ سۈپەت شۇنىڭدەك يەنە بالاغەتكە يەتكەن چوڭ ئادەم بولسىمۇ مال- مۈلكىنى بۇزۇپ چاچىدىغان ئادەملەرنىمۇ ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداق دەيدۇ: الله تىرىكچىلىكىڭلارنىڭ ئاساسى قىلغان ماللىرىڭلارنى ئەخمەقلەرگە تۇتقۇزۇپ قويماڭلار، ئۇلارنى يىمەك ـ ئىچمەك، كىيىم ـ كېچەكلەر بىلەن تەمىنلەڭلار. ئۇلارغا چىرايلىق سۆز قىلىڭلار [سۇرە نىسا-5] بۇ ئايەتنىڭ مەنىسى، سىلەر مال مۈلۈكنى ياخشى تەسەررۇپ قىلالماي ئۇنى پايدىسىز يەرلەرگە خەجلەپ بۇزۇپ چاچىدىغان كىشىلەرنىڭ قوللىرىغا تۇتقۇزماڭلار، دىگەنلىك بولىدۇ.

ئەمما نىكاھقا، تالاقتا ۋە قۇل ئازات قىلىشقا ئوخشاش يىنۇۋېلىشقا بولمايدىغان ۋە چاقچاق بىلەنمۇ كۇچكە ئىگە بولىدىغان تەسەررۇپلاردا مەزكۇر سۈپەتلىك كىشىلەرگە ھېچقانداق چەكلىمە قويۇلمايدۇ. بۇ بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەن قارىشىدۇر.

بىر ئادەمدە ئەخمەقلىق سۈپىتىنىڭ بولغانلىقى ئۇنىڭ ئۆزىنىڭ ۋە باشقىلارنىڭ ئۇنىڭ ئۇستىدىكى ھەقلىرىنى ئەمەلدىن قالدۇرمايدۇ. شۇڭا ئەخمەق بولغانلىقى ئۈچۈن چەكلىمە قويۇلغان ئادەمگە، ئۇنىڭ بالىۋاقىلىرىغا، ئۇنىڭ ئايالىغا ۋە ئۇنىڭغا تەمىناتىنى بىرىش كېرەك بولغان ئۇنىڭ ئۇرۇغ تۇغقانلىرىغا ئۇنىڭ مال- مۈلكىدىن تەمىنات بىرىلىدۇ. چۈنكى ئۇ، مەزكۇر ئادەملەرنىڭ ئاساسلىق ئېھتىياجلىرىنىڭ قاتارىدىندۇر. مەزكۇر ئادەمنىڭ مال- مۈلكىدىن بىرىش لازىم بولغان زاكات ۋە پىترە ئۇنىڭ مېلىدىن چىقرىپ بىرىلىدۇ.

مەزكۇر ئادەم ئۆزىنىڭ مال- مۈلكى بىلەن ئۇستىدىكى پەرز ھەجنى ئادا قىلىشتىن چەكلەنمەيدۇ. چۈنكى ھەج ئۇنىڭغا ئۇنىڭ ئۆزى تەرىپىدىن ئەمەس ئاللاھ تائالا تەرىپىدىن پەرز قىلىنغان بىر ئىبادەتتۇر. قازى ئۇنىڭ ھەج قىلىشى ئۈچۈن يولدا كېتىدىغان پۇلنى ئۇنىڭ قولىغا ئەمەس ئۇنىڭ بىلەن بىللە ھەجگە ماڭغان ھاجىلارنىڭ ئىچىدىن ئەڭ ئىشەنچىلىك بىرسىگە تۇتقۇزىدۇ. ئەگەر مەزكۇر ئادەم ئۆمرىگە بارماقچى بولسا، پەقەت بىر قېتىملا رۇخسەت قىلىنىدۇ.

ئەگەر مەزكۇر ئادەم ۋەسىيەت قىلىپ قويغان ۋە ئۇنىڭ ئەڭ ئاز بىرەر مىراسخورى بولغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭ ۋەسىيتى ئۇنىڭ مال- مۈلكىنىڭ ئۈچ قىسمىنىڭ بىر قىسمىنىڭ ئىچىدىن ئورۇنلىنىدۇ. ئۇنىڭ ۋەسىيتىنىڭ ئورۇنلىنىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ ۋەسىيەتنى ئۆزىنىڭ نامىدىن ھەج قىلىپ قويۇشقا ياكى پېقىرلارغا پۇل تارقىتىپ بىرىشكە ياكى مەسچىت سېلىپ قويۇشقا ياكى كۆرۈك سېلىپ قويۇشقا ياكى يول ئوڭشاپ قويۇشقا، ئوخشاش ياخشى ئىشلارنى قىلىش ھەققىدە قىلىشى شەرتتۇر.

**1605- سوئال: قەرزدارغا چەكلىمە قويۇشنىڭ بايانى**

شۇنىڭدەك يەنە قەرزگە بوغۇلۇپ قالغان ئادەمگىمۇ قەرز ئىگىلىرىنىڭ ھەقلىرىنى ساقلاپ قېلىش ئۈچۈن چەكلىمە قويۇلىدۇ. بۇ چەكلىمە ئەگەر قەرز ئىگىلىرى قازىدىن ئۇ كىشىگە ئۇنىڭ ماللىرىنى قەرز ئىگىلىرىگە زەرەر ئېلىپ كېلىدىغان بىر شەكىلدە سەرپ قىلىشىدىن چەكلىمە قويۇشنى تەلەپ قىلغان ۋاقتىدا قويۇلىدۇ. قازىنىڭ قەرزدارنى ماللىرىنى سېتىپ قەرزىنى ئادا قىلىشقا بۇيرۇشى لازىم. قازىنىڭ شۇنداق قىلىشى باشقىلارنى بىر ئىشقا مەجبۇرلىغانلىق ھېسابلانمايدۇ. ئەكسىچە توغرا بىر ئىشنى قىلغانلىق بولىدۇ.

ئەگەر قەرزدار قەرزنى ئادا قىلالمايدىغان دەرىجىدە يوقسۇل بولسا، ئۇنىڭ قەرزنى بىرىشنى

ساقلاش ۋە ئۇنىڭغا مۆھلەت بېرىش لازىم. چۈنكى ئاللاھ تائالا مۇنداق دېدى: ئەگەر قەرزدارنىڭ قولى قىسقا بولسا، ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغۇچە كۈتۈڭلار، ئەگەر (خەيرلىك ئىش ئىكەنلىكىنى بىلسەڭلار، قىيىنچىلىقتا قالغان قەرزداردىن ئالىدىغان قەرزنى ئۇنىڭغا) سەدىقە قىلىپ بېرىۋەتكىنىڭلار سىلەر ئۈچۈن تېخىمۇ ياخشىدۇر [سۈرە بەقەرە-280]. يەنى ئەگەر قەرزدار يوقسۇل بولسا، تاكى ئۇنىڭ ھالى ياخشىلانغىچە مۆھلەت بېرىش ۋە ئۇنىڭدىن قەرزنى ئېلىشنى كېچىكتۈرۈش ياخشىدۇر. ئىسلام دىنىدا ئەخلاق، ھۆكۈملەر ھەتتا مال مۇئامىلىسىگە ئالاقىدار بولسىمۇ ئىسلام دىنىنىڭ ھۆكۈملىرىدىن ئايرىلىپ كەتمەيدۇ. يوقسۇل قەرزدارلارغا مۆھلەت بېرىش ئېسىل بىر ئەخلاق بولۇپ ئاللاھ تائالا قەرز ئىگىلىرىنى بۇ ئەخلاقنى تۇتۇشقا بۇيرۇدى. قەرزدارلارغا مۆھلەت بېرىش يەنە كېلىپ مۇسۇلمان جەمئىيىتىدە كۆرۈلۈپ كېلىۋاتقان بىر - بىرى بىلەن ياردەملىشىش كۆرۈنۈشلىرىنىڭ بىرىدۇر. مەزكۇر ئايەت قەرزدارنىڭ ئۈستىدىكى قەرزنى كەچۈرۈم قىلىۋېتىشنىڭ ياخشى ئىكەنلىكىنى بىلدۈرۈپ كەلدى. ئەمما قەرزدار يوقسۇل بولسا، ئۇنىڭغا مۆھلەت بېرىش ۋاجىپتۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: بىر ئادەم پەقەتلا ياخشىلىق قىلىپ باقمىغانىكەن، ئەمما كىشىلەرگە قەرز بېرىپ تۇرىدىكەن ۋە قەرزنى سۈلەيدىغان ئادىمىگە: قولىدا بارلاردىن ئالغىن، قىيىنچىلىقتا قالغانلاردىن ئالمىغىن، بەلكى كېچۈەتكىن. اللە تائالامۇ بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزدىن ئۆتۈپ كېتەر، دەيدىكەن. ئۇ ئۆلۈپ كەتكەندىن كېيىن، اللە تائالا ئۇنىڭغا: سەن بىرەر ياخشى ئىش قىلىپ باقتىڭمۇ؟ دەپتۇ. ئۇ: ياق، مېنىڭ بىر مالىيىم بار ئىدى، مەن كىشىلەرگە قەرز بېرىپ تۇراتتىم، مالىيىمنى قەرز يىغقىلى ئەۋەتكەندە، ئۇنىڭغا: ”قولىدا بارلاردىن ئالغىن، قىيىنچىلىقتا قالغانلاردىن ئالمىغىن، بەلكى كېچۈەتكىن. اللە تائالامۇ بىزنىڭ گۇناھلىرىمىزدىن ئۆتۈپ كېتەر “ دەيتتىم، دەپتۇ. شۇنىڭ بىلەن، اللە تائالا: مەنمۇ سېنىڭ گۇناھلىرىڭدىن ئۆتۈپ كەتتىم، دەپتۇ. (نەسائى: 4694)

قەرزدار بولۇپ قالغانلىق سەۋەبى بىلەن چەكلىمە قويۇلغان ئادەمنىڭ ھۆكمى خۇددى ساق ۋاقتىدا قەرز ئېلىپ كېيىن كېسەل بولۇپ قالغان ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاش. شۇڭا چەكلىمە قويۇلغان ئۇ قەرزدارنىڭ قەرز ئىگىلىرىنىڭ ھەققىگە دەخلى يەتكۈزىدىغان، باشقىلارغا بىر نەرسە سوغا قىلىشقا ۋە سەدىقە بېرىشكە ئوخشاش تەسەررۇپلىرىنىڭ ھەممىسى چەكلىنىدۇ.

### 1606- سۇئال: چەكلىمىنىڭ كۆتۈرۈلۈپ كېتىشىنىڭ بايانى

بۇنىڭدىن يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتۈلگەن ئەخمەق، كىچىك بالا ۋە ساراڭغا ئوخشاش چەكلىمە قويۇلغان ئادەملەردىن چەكلىمىنى كۆتۈرۈۋېتىش ۋە ئۇلارنى ئەركىن قويۇۋېتىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. كىچىك بالا ۋە ئەقلى ئاجىز ئادەمنىڭ تەسەررۇپلىرى تۆۋەندىكىدەك ئۈچ قىسىمغا بۆلىنىدۇ.

1- ئىسلامغا كىرگەنگە، ھەدىيەلەرنى قوبۇل قىلغانغا ۋە ئۇنى تاپشۇرۇپ ئالغانغا ئوخشاش ناھايىتى پايدىلىق ئىشلار. ئەگەر كىچىك بالا ياكى ئەقلى ئاجىز ئادەم بۇنىڭغا ئوخشاش بىرەر ئىشنى قىلسا، بۇ ئىش ئۇنىڭدىن قوبۇل قىلىنىدۇ ۋە ئۇلاردىن بۇ ئىشنىڭ قوبۇل قىلىنىشى ئۈچۈن ئۇلارغا مەسئۇل بولغان ئادەمنىڭ رۇخسىتىگە ئېھتىياج يوقتۇر.

2- ئۇلارنىڭ قىلغان تەسەررۇپلىرى ئايالىنى تالاق قىلغانغا، قۇللىرىنى ئازات قىلىۋاتقانغا، سوۋغا بەرگەنگە، سەدىقە بەرگەنگە ۋە قەرز بەرگەنگە ئوخشاش ئۆزلىرىگە زىيانلىق ئىش بولسا، بۇلارنىڭ

بۇ تەسەررۇپلىرى ئەگەر ئۇلارغا ئۇلارنىڭ ئىگىلىرى رۇخسەت قىلغان تەقدىردىمۇ توغرا ئەمەستۇر. چۈنكى بۇ تەسەررۇپلىرىنىڭ توغرا بولۇشى ئۈچۈن ئۇلارنىڭ بۇ تەسەررۇپنى قىلىش سالاھىيىتىگە تولۇق توشۇشى شەرتتۇر.

3. ئۇلارنىڭ قىلغان تەسەررۇپلىرى سودا سېتىقتا ئوخشاش پايدىلىق ئىش بىلەن زىيانلىق ئىش ئارىسىدىكى ئىش بولسا، بۇ ئىشنىڭ توغرا بولۇشى ئۇلارنىڭ ئىگىلىرىنىڭ رۇخسەت بېرىشىگە باغلىقتۇر. ئەگەر بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالا كىچىك ۋاقتىدا بىر سودا سېتىق قىلغان، ئاندىن بالاغەتكە يەتكەن ۋە قىلغان ئۇ سودا سېتىقىنىڭ كۈچكە ئىگە ئىكەنلىكىنى دېگەن بولسا، ئۇنىڭ قىلغان بۇ سودا سېتىقى ھەم توغرا ۋە ھەم كۈچكە ئىگە بولىدۇ.

## 1607 ـ سوئال: كىچىك بالىغا ۋە ئەقلى ئاجىز ئادەمگە ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان ئادەملەر ۋە ئۇلارنىڭ تەرتىۋىنىڭ بايانى

بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان ئادەم ئۇنىڭ دادىسىدۇر. ئۇ بالىنىڭ دادىسى ئۆلسە دادىسىنىڭ ئۇ بالىغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمىدۇر. دادىسىنىڭ ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمى ئۆلسە، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ بالىغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمىدۇر. بۇ ئادەممۇ ئۆلسە مەسىلەن، دادىسىنىڭ دادىسىنىڭ دادىسىغا ئوخشاش يىراق بولسىمۇ بالىنىڭ بىۋاستە چوڭ دادىسىدۇر. مەسىلەن، بالىنىڭ ئانىسىنىڭ دادىسىغا ئوخشاش ۋاستىلىق چوڭ دادا ئۇ بالىغا ئىگىدارچىلىق قىلالمايدۇ.

ئەگەر بالىنىڭ بىۋاستە چوڭ دادىسى ئۆلۈپ كەتسە، ئۇ چوڭ دادىنىڭ ئۇ بالىغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمىدۇر. چوڭ دادىنىڭ ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمى ئۆلسە، ئۇ ئادەمنىڭ ئۇ بالىغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمىدۇر. بۇ ئادەم ئۆلۈپ كەتسە، ھۆكۈم چىقىرىش ۋەزىپىسى تاپشۇرۇلغان ۋالىيدۇر. ئەگەر ھۆكۈم چىقىرىش ۋەزىپىسى تاپشۇرۇلغان ۋالى بولمىسا، ئۇ بالىغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان ئادەم دۆلەتنىڭ قازىسىدۇر.

بالىنىڭ دادىسىنىڭ ئۇ بالىغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمى بار يەردە ئۇ بالىغا ئۇنىڭ چوڭ دادىسى ئىگىدارچىلىق قىلالمايدۇ. چوڭ دادا ياكى ئۇنىڭ ئۇ بالىغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمى بار يەردە ۋالىي ياكى قازى ئۇ بالىغا ئىگىدارچىلىق قىلالمايدۇ. بالىغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان ئادەملەر بالىنى ئىش ھەققى ئېلىپ باشقىلارنىڭ قولىدا ئىشلەتتۈرۈش ھوقۇقىغىمۇ ئىگە. ئەگەر بالا باشقىلارنىڭ قولىدا ئىشلەۋاتقان چاغدا بالاغەتكە يەتكەن بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ قولىدا ئىشلەشنى داۋاملاشتۇرۇش ياكى داۋاملاشتۇرماسلىق ئۇ بالىنىڭ ئىختىيارىغا قويۇلىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە مەزكۇر ئادەملەرنىڭ ئۇ بالىنىڭ مال ـ مۈلكىنى سېتىش ياكى بالىنىڭ پۇللىرىغا بىر نەرسە ئېلىش ھوقۇقى بار. ئەگەر مەزكۇر ئادەملەر ئۇ بالىنىڭ مۈلكىنى ساتقاندا ياكى ئۇنىڭ پۇللىرىغا بىر نەرسە ئالغاندا بازاردىكى باھا بىلەن ئوخشاش ياكى ئۇنىڭدىن ئازراق ئۇستۇن ئېلىپ سالسا ياكى ساتقاندا ئازراق تۆۋەن سېتىپ سالسا، بۇ سودا سېتىق توغرا بولىدۇ ۋە ئۇ بالىنىڭ ھېسابىغا بولىدۇ. ئەمما مەزكۇر ئادەملەر ساتقان نەرسىنى بەك ئەرزان ۋە ئالغان نەرسىنى بەك قىممەت ئالغان بولسا، بۇ سودا سېتىق بالىنىڭ ھېسابىغا ئەمەس ئۇلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ھېسابىغا بولىدۇ. كىچىك بالا بالاغەتكە يەتكەندىن كېيىن ئۇ ئۆزى كىچىك ۋاقتىدا قىلغان سودا سېتىقلارنى كۈچكە ئىگە بولۇشتىن بىكار قىلالمايدۇ.

كىچىك بالىنىڭ دادا تەرىپىدىن بولغان تاغىسىغا ۋە قېرىندىشىغا ئوخشاش ئۇنىڭ مىراس ئېلىش ئۈچۈن مەلۇم ئۆلچەم بېكىتىلمىگەن مىراسخورلىرىدىن باشقا ئانىسىغا ۋە ئانىسىنىڭ ئۇ بالىغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمىگە ئوخشاش ئادەملەرنىڭ ئۇ بالىغا تىجارەت قىلىشقا رۇخسەت بېرىش ھوقۇقى يوق.

سودا سېتىقنىڭ نېمە ئىكەنلىكىنى بىلەلەيدىغان ئەقلى ئاجىز ئادەمگە، ئۇنىڭ تىجارەت قىلىشى ئۈچۈن ئۇنىڭ دادىسى، دادىسى ئۆلگەن بولسا، دادىسىنىڭ ئەقلى ئاجىز ئادەمگە قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادىمى، بۇ ئادەم ئۆلگەن ۋاقتىدا ئەقلى ئاجىز ئادەمنىڭ چوڭ دادىسى رۇخسەت بېرىدۇ. ئەقلى ئاجىز ئادەم پۈتۈن ھۆكۈمدە كىچىك بالىنىڭ ھۆكۈمىگە ئوخشاش. ئەقلى ئاجىز ئادەمنىڭ بالىسىنىڭ ئۇ ئادەمگە تىجارەت قىلىشقا رۇخسەت بېرىش ۋە ئۇ ئادەمنىڭ مال- مۈلكىنى تەسەررۇپ قىلىش ھوقۇقى يوق. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئەقلى ئاجىز ئادەمنىڭ دادىسى ئېلىشىپ قالغان ساراڭ كىشى بولسا، ئۇ دادىنىڭمۇ ئەقلى ئاجىز بالىسىغا رۇخسەت بېرىش ھوقۇقى يوق.

بۇ مال ـ مۈلۈكگە ئالاقىدار ھۆكۈملەردۇر. ئەمما نىكاھقا ئالاقىدار ھۆكۈملەردە كىچىك بالىنىڭ ۋە ياكى ئەقلى ئاجىز ئادەملەرنىڭ دادىلىرىنىڭ ياكى چوڭ دادىلىرىنىڭ ئۇلارغا قاراپ قويۇشقا ۋەسىيەت قىلىپ قويۇپ كەتكەن ئادەملىرىنىڭ ھېچقانداق ھوقۇقى يوقتۇر. يەنى بۇ ئادەملەرنىڭ كىچىك بالىنىڭ ياكى ئەقلى ئاجىز ئادەمنىڭ توي قىلىشىغا رۇخسەت بېرىدىغان ھوقۇقى يوق. نىكاھ ئىشلىرىدا رۇخسەت بېرىش ھوقۇقى پەقەت ئۇلارنىڭ دادىلىرىنىڭ قولىدىدۇر. ئەگەر ئۇلارنىڭ دادىلىرى بولمىسا، چوڭ دادىلىرىنىڭ قولىدىدۇر. ئەگەر بۇلارمۇ بولمىسا، ئۇلارنىڭ دادا تەرىپىدىن بولغان تاغىلىرىنىڭ قولىدىدۇر. بۇلاردىن كېيىن ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىرىنىڭ قولىدىدۇر. ئەگەر ئۇلارنىڭ دادا تەرىپىدىن بولغان تاغىلىرى ۋە ئۇلارنىڭ قېرىنداشلىرى يوق ھالەتتە ئۇلارنىڭ ئانىلىرىمۇ ئۇلارنىڭ توي قىلىشىغا رۇخسەت بېرىش ھوقۇقىغا ئىگە بولالايدۇ. ئەگەر بۇ كىشىلەر كىچىك بالىنىڭ ۋە ياكى ئەقلى ئاجىز ئادەمنىڭ توي قىلىشىغا رۇخسەت بېرىشىدىن باش تارتسا، ئۇلارنىڭ توي قىلىشىغا قازى رۇخسەت بېرىدۇ.

## تۆتىنچى باپ. قەسەمنىڭ بايانى

### 1608ـ سۇئال: قەسەم ئاتالغۇلىرى

قەسەم، بىر ئادەمنىڭ بىر ئىشنى قىلىشقا ياكى قىلماسلىققا قىلغان نىيىتىنى كۈچلەندۈرىدىغان بىر ئىرادىدىن ئىبارەتتۇر. قەسەم بىرەر ئىشنى ئىسپاتلاش ياكى ئىنكار قىلىش ئۈچۈن قىلىنىدۇ. بىراۋدىن ئەھدە ـ مىساق ئالغاندا ياكى گۇۋاھلىق ئادا قىلغاندا ياكى بىرەر ئىشقا ئىنكار قىلغاندا ياكى زۆرۈرىيەت شۇنى تەقەززا قىلغاندا قەسەم قىلدۇرۇشقا توغرا كېلىدۇ. شۇنىڭدەك كەلگۈسىدە بىرەر ئىشنى قىلىشنى تەكىتلەش ئۈچۈنمۇ قەسەم قىلىنىدۇ.

قەسەمگە ئاالقىدار بىر نەچچە ئاتالغۇلار بولۇپ ھەر بىرىنىڭ مەنىسىنى بايان قىلىپ ئۆتۈشمىزگە توغرا كېلىدۇ.

●قەسەم ئىچكۈچى، بۇنىڭدىن قەسەم قىلغان ئادەمنىڭ ئۆزى مەقسەت قىلىنىدۇ.

●قەسەم ئىچىلگەن ئىش، بۇنىڭدىن قەسەم قىلىش ئارقىلىق، قىلىش ياكى قىلماسلىق نىيىتىنى كۈچلەندۈرگەن ئىش مەقسەت قىلىنىدۇ.

●قەسىمدە تۇرۇش، بۇنىڭدىن مەن بۇ ئىشنى قىلىمەن، دەپ قەسەم قىلغان بولسا شۇ ئىشنى

قىلىش، ئەگەر قىلمايمەن، دەپ قەسەم قىلغان بولسا ئۇ ئىشنى قىلماسلىق مەقسەت قىلىنىدۇ.

●قەسەمدە تۇرماسلىق ياكى قەسەمنى بۇزۇش، بۇنىڭدىن قىلمەن، دەپ قەسەم قىلغان ئىشنى قىلماسلىق، قىلمايمەن، دەپ قەسەم قىلغان ئىشنى قىلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ.

### 1609ـ سۇئال: قەسەمنىڭ شەرتلىرى

1ـ قەسەم قىلغۇچىنىڭ مۇسۇلمان، بالاغەت يېشىغا يەتكەن، ئەقلى ـ هوشى جايىدا بولۇشى. بۇنىڭغا ئاساسەن، كىچىك بالىنىڭ، ساراڭنىڭ قەسىمى هېسابقا ئېلىنمايدۇ.

2 ـ قەسەم قىلغۇچىنىڭ قەسەمنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن قىلغان بولىشى. زورلانغانلىقتىن، ئېسىدە يوقلىقتىن ياكى خاتالاشقانلىقتىن قەسەم قىلغان ئادەمنىڭ قەسىمى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ.

3 ـ قەسەمنى ئاللاھنىڭ ئىسىملىرىدىن ياكى سۈپەتلىرىدىن بىرەرسىنى ئاتاش بىلەن قىلىش. پەيغەمبەرلەرنىڭ ياكى پەرىشتىلەرنىڭ ياكى هەر قانداق بىر مەخلۇقاتنىڭ نامىنى ئاتاپ قەسەم قىلىشقا بولمايدۇ هەمدە بۇنداق قىلىنغان قەسەم هېسابقا ئېلىنمايدۇ. چۈنكى قەسەم پەقەت ئاللاھنىڭ ئىسمى بىلەنلا باغلىنىدۇ.

پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ”مەن ئىسلامدىن ئادا جۇدا بولۇپ كېتەيكى... “ دەپ قەسەم قىلغان كىشى، ئەگەر بۇ سۆزنى يالغاندىن دېگەن بولسا، ئۆزى ئېيتقاندەك ئىسلامدىن ئادا جۇدا بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر (ئۇ سۆزنى) چىن كۆڭلىدىن ئېيتقان بولسا، ئۇ، ئىسلامغا ساغلام هالەتتە قايتالمايدۇ (يەنى هەقىقىي مۇسۇلمان بولالمايدۇ). (نەسائى 3772)

پەيغەمبەر سەللاللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئاتا ئاناڭلارنىڭ ياكى بۇتلىرىڭلارنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلماي، پەقەت اللەنىڭ نامى بىلەنلا قەسەم قىلىڭلار، هەم اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلغاندا راستچىل، سەمىمىي بولۇڭلار! (ئەبۇ داۋۇد 3253)

4ـ قەسەمنى ئۇنىڭدا تۇرۇش مۇمكىن بولىدىغان بىر ئىش ئۈستىدە قىلىش.

### 1610ـ سۇئال: قەسەمنىڭ هۆكمى

قەسەمنىڭ هۆكمى بولسا قىلغان قەسىمىدە تۇرۇشتۇر. ئەگەر بىر ئادەم قىلغان قەسىمىدە تۇرماي ئۇنى بۇزۇۋاتقان بولسا، ئۇنىڭغا كەففارەت بېرىش لازىم.

قەسەم قىلىشنىڭ هۆكمى ئېهتىياجغا قاراپ بەش تۈرلۈك بولىدۇ. ئۇلار پەرز، هارام، مۇستەهەب، مەكرۇه ۋە مۇباه قاتارلىقلاردۇر.

### 1611ـ سۇئال: قانداق ۋاقىتتا قەسەم قىلىش پەرز بولىدۇ؟

گۇناهسىز بىرەر ئىنساننى هالاكەتتىن ياكى تۆهمەتتىن قۇتقۇزۇش ياكى بىراۋنىڭ قانۇنلۇق هەققىنى قوغداش ياكى هەققانىي نىكاهنى ياكى هەققانىي نەسەبنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن قەسەم قىلىشقا توغرا كەلسە، بۇ ۋاقىتتا قەسەم قىلىش پەرزدۇر. بۇنىڭدىن باش تارتقان ئادەم گۇناهكار بولىدۇ.

### 1612ـ سۇئال: قانداق ۋاقىتتا قەسەم قىلىش هارام بولىدۇ؟

قەسەم گۇناهسىز بىراۋنى قارىلاش ياكى ئۇنىڭ هالاك بولىشىغا ياكى بىراۋنىڭ هەققىنىڭ زايە بولىشىغا ياكى يالغان نەسەبنى ئىسپاتلاشقا ياكى باتىل نىكاهنى يوللۇق قىلىشقا ياكى يوللۇق نىكاهنى ئىنكار قىلىشقا ياكى بىراۋغا زىيان يەتكۈزۈشكە سەۋەب بولىدىغان بولسا، بۇ شارائىتتا قەسەم قىلىش هارامدۇر. قەسەم قىلغۇچى بىلىپ تۇرۇپ يالغان ئىشقا قەسەم قىلسا، ئۇ گۇناهقا

پاتۇرغۇچى ئېغىر قەسەمنى قىلغان بولىدۇ ۋە ئۆزى مۇناپىق بولىدۇ. مۇناپىقنىڭ جازاسى كاپىرنىڭكىدىن ئېغىر بولىدۇ.

**1613- سۇئال: قانداق ۋاقىتتا قەسەم قىلىش مۇستەھەب بولىدۇ؟**

ئارىسى بۇزۇلغان ئىككى دوستنىڭ ياكى ئەر - ئايالنىڭ ئارىسىنى ئەپلەشتۈرۈپ قويۇش ئۈچۈن ھەق ئىشقا قەسەم قىلىش مۇستەھەب يەنى قىلسا ساۋاب بولىدىغان ئەمەلدۇر.

**1614- سۇئال: قانداق ۋاقىتتا قەسەم قىلىش مەكرۇھ بولىدۇ؟**

قەسەمگە ئېھتىياج تۇيۇلمىغان ئىشلارغا ياكى تاۋارنى بازارغا سېلىش ئۈچۈن قەسەم قىلىش مەكرۇھ يەنى يامان كۆرىلىدىغان ئىشدۇر. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: قەسەم مالنى بازارغا سېلىش ئۈچۈن ئاز تولا پايدىلىق، ئەمما، بەرىكەتنى يوق قىلىدۇ ، دەپ كۆرسەتكەن.

**1615- سۇئال: قانداق ۋاقىتتا قەسەم قىلىش مۇباھ بولىدۇ؟**

قەسەمگە ئېھتىياج تۇيۇلغان، ئەمما قەسەم قىلمىسىمۇ زىيان بولمايدىغان ۋاقىتتا قەسەم قىلىش مۇباھ، گۇناھ ياكى ساۋاب بولمايدىغان ئىشتۇر.

**1616- سۇئال: قەسەمنىڭ تۈرلىرى**

1. مەقسەتسىز قىلىنغان قەسەم

بۇ ھېسابلانمايدىغان قەسەم - قەسەم ئىچىشنى ئويلىماستىن مەقسەتسىز ھالدا قەسەم قىلىپ سېلىش ياكى باشقا بىر گەپ قىلماقچى بولۇپ دىققەتسىزلىكتىن قەسەم قىلىپ سېلىشقا ئوخشىغان قەسەم بولۇپ، ئۇنىڭدا گۇناھمۇ يوق ۋە كاپارەتمۇ كەلمەيدۇ. مەسىلەن: بىر ئىشنى تەكىتلەش ئۈچۈن قەسەمنى مەقسەت قىلماستىن "ياق، ۋەللاھى" دېيىشكە ئوخشاش.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: {الله سىلەرنى سەھۋەنلىك بىلەن قىلغان قەسەمگىلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتمايدۇ، لېكىن سىلەرنى قەستەن قىلغان قەسەمگىلار ئۈچۈن جاۋابكارلىققا تارتىدۇ}، دېگەن ئايەت: "اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، شۇنداق!" ، "اللەنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، ئۇنداق ئەمەس !" دېگەنگە ئوخشاش (تىلغا ئادەت بولۇپ قالغان بويىچە) قەسەم قىلىدىغانلار ھەققىدە نازىل بولغان. (بۇخارى: 4613)

2. قەستەن قىلىنغان قەسەم ياكى رەسمى قەسەم

بۇ قەسەمدىن بىر ئىشنى كەلگۈسىدە قىلىش ياكى قىلماسلىق ئۈچۈن قىلىنغان قەسەم كۆزدە تۇتۇلىدۇ. رەسمىي قەسەم يۇقىرىقى شەرتلىرى تولۇق بولغان قەسەم بولۇپ، ئۇنىڭغا رىئايە قىلىش پەرزدۇر. مۇنداق قەسەمنى بۇزغان كىشىگە كاپارەت كېلىدۇ.

3. قەستەن قىلىنغان يالغان قەسەم

گۇناھقا پاتۇرغۇچى قەسەم ئاللاھنىڭ ئىسمىنى ياكى سۈپەتلىرىدىن بىرىنى ئاتاپ تۇرۇپ يالغان ئىشقا قىلىنغان قەسەم بولۇپ، مۇنداق قەسەم گۇناھىنىڭ ئېغىرلىقىدىن كاپارەت بىلەن يۇيۇلمايدىغان، پەقەت ھەقىقىي راستچىل تەۋبىدىن باشقىسى قۇتقۇزالمايدىغان، قەسەم قىلغۇچىسىنى ئەڭ ئېغىر گۇناھلارغا پاتۇرىدىغان قەسەمدۇر.

**1617- سۇئال: يالغان قەسەمنىڭ جازاسى**

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: "مەن ئىسلامدىن ئادا جۇدا بولۇپ كېتەيكى... " دەپ قەسەم قىلغان كىشى، ئەگەر بۇ سۆزنى يالغاندىن دېگەن بولسا، ئۆزى ئېيتقاندەك ئىسلامدىن ئادا جۇدا بولۇپ كېتىدۇ. ئەگەر (ئۇ سۆزنى) چىن كۆڭلىدىن ئېيتقان

بولسا، ئۇ، ئىسلامغا ساغلام ھالەتتە قايتالمايدۇ (يەنى ھەقىقىي مۇسۇلمان بولالمايدۇ). (نەسائى 3772)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مۇشۇ مۇنبىرىمنىڭ قېشىدا ھۆل مىسۋاك چاغلىق نەرسە ئۈچۈن بولسىمۇ يالغان قەسەم قىلغان كىشى ئۆزىگە دوزاختىن جاي ھازىرلىغان بولىدۇ ياكى ئۇنىڭ دوزاخقا كىرىشى ۋاجىب بولىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد 3772)

**1618ـ سۇئال: قەسەمنىڭ قانداق قىلىندىغانلىقى**

قەسەمنى ئاللاھنىڭ نامىنى ئاتاپ « ۋەللاھى» ياكى « تەللاھى» ياكى« بىللاھى » دېگەن لەۋزىلەردىن بىرەرسىنى تىلغا ئېلىش بىلەن ياكى ھەركىم ئۆز تىلىدا «ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى.....» دەپ قەسەم قىلسىمۇ بولىدۇ.

**1619ـ سۇئال: پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ قەسەمنى قانداق قىلىدىغانلىق توغرىسىدا بەرگەن تەلىملىرى**

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇمادىن رىۋايەت قىلىنىدۇكى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم كۆپىنچە ۋاقىتتا: قەلبلەرنى ئۆزگەرتىپ تۇرىدىغان زاتنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى... دەپ قەسەم قىلاتتى. (بۇخارى 6617)

جۇھەينە قەبىلىسىدىن قۇتەيلە ئىسىملىك بىر ئايالدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: يەھۇدىيلاردىن بىرى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ: سىلەر اللەقا شېرىك كەلتۈرۈپ، باشقا نەرسىلەرنىمۇ ئىلاھ قىلىۋالىسىلەر. مەسىلەن، قەسەم قىلغان ۋاقىتىڭلاردا: ”اللە خالىسا ۋە سەن خالىساڭ“ ، ”كەبىنىڭ ھەققى ئۈچۈن“ دەيسىلەر، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ساھابىلارغا: ئەگەر قەسەم ئىچمەكچى بولساڭلار: ”كەئبىنىڭ ئىگىسى ۋە رەببى بولغان اللە بىلەن قەسەم قىلىمەن“ ، ”اللە خالىسا، ئاندىن سەن خالىساڭ“ دەڭلار ! دېدى. (نەسائى 3773)

**1620ـ سۇئال: قەسەمنى بۇزغانىنىڭ جازاسى**

ئىنسان بىرەر ياخشى ئىشنى قىلىشقا ياكى ئاللاھ مەنئى قىلغان ئىشنى تەرك ئېتىشكە قەسەم قىلىپ، ئۇنى بۇزىۋەتسە، ئۇنىڭغا كاپارەت لازىم كېلىدۇ. شۇنىڭدەك، پېقىرلارغا ياخشىلىق قىلماسلىققا ئوخشاش بىرەر ياخشى ئىشنى قىلماسلىققا قەسەم قىلغان بولسا، قەسەمنى بۇزۇپ كاپارەت ئادا قىلىشى پەرزدۇر. قۇرئان كەرىمدە مۇنداق دېيىلگەن: ياخشىلىق قىلماسلىققا، تەقۋادار بولماسلىققا ۋە كىشىلەرنى ئەپلەشتۈرمەسلىككە قەسەم قىلىش شەكلى بىلەن (ئۇلارنى قىلىشقا ) ئاللاھنى توسالغۇ قىلماڭلار. [ بەقەرە سۈرىسى 224ـ ئايەت]

ئابدۇللاھ ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيتتى: كىمكى (بىر ئىش ھەققىدە) قايتا قايتا قەسەم قىلغاندىن كېيىن، قەسەمنى بۇزسا، ئۇ، بىر قۇل ئازاد قىلىدۇ ياكى ئون مىسكىننى كىيىندۈرىدۇ. ئەگەر بىرلا قېتىم قەسەم قىلغاندىن كېيىن، قەسەمنى بۇزغان بولسا، ئۇ، ئون مىسكىنگە بىر مۇدتىن بۇغداي بېرىدۇ. ئەگەر بۇنداق قىلىشقا قۇربى يەتمىسە، ئۈچ كۈن روزا تۇتىدۇ. (مالىك 1035)

**1621ـ سۇئال: نېمىنىڭ قەسەم بولىدىغانلىقى ۋە نېمىنىڭ قەسەم بولمايدىغانلىقىنىڭ بايانى**

ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ۋە مېھرىبان، شەپقەتلىك، مۆلايىم، ھەممىنى بىلىپ تۇرغۇچى ۋە

قىيامەت كۈنىنىڭ ئىگىسى دىگەنگە ئوخشاش ئاللاھ تائالادىن باشقا بىرسىگە ئىشلىتىلمەيدىغان پەقەت ئاللاھ تائالاغىلا ئىشلىتىلىدىغان ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىملىرىنىڭ بىرى بىلەن قىلغان قەسەم، قەسەم ھىسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئاللاھ تائالانىڭ ئىززىتى، كاتتىلىقى ۋە ئۇلۇغلۇقى دىگەنگە ئوخشاش ئاللاھ تائالا مەزكۇر سۈپەتلەرنىڭ ئەكسى بىلەن سۈپەتلەنمەيدىغان، ئاللاھ تائالانىڭ سۈپەتلىرى بىلەن قىلىنغان قەسەممۇ، قەسەم ھىسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئاللاھ تائالانىڭ غەزىپى ۋە رىزاسى دىگەنگە ئوخشاش ئاللاھ تائالا مەزكۇر سۈپەتنىڭ ئەكسى بىلەنمۇ سۈپەتلىنىدىغان، ئاللاھ تائالانىڭ سۈپەتلىرى بىلەن قىلىنغان قەسەممۇ، قەسەم ھىسابلىنىدۇ. بۇ، ئەگەر كىشىلەر ئارىسىدا بۇ سۈپەتلەر بىلەن قەسەم قىلىش بىر ئادەتكە ئايلانغان بولسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. چۈنكى ئاللاھ تائالانىڭ قايسى سۈپەتلىرى بىلەن قىلىنغان قەسەم، قەسەم ھىسابلىنىدىغانلىقىنى ئادەت بەلگىلەيدۇ. ئادەت بەلگىلەيدىغان قەسەم پەقەت ئاللاھ تائالانىڭ سۈپەتلىرى بىلەن قىلىنغان قەسەمدۇر.

بىر ئادەم قۇرئان بىلەن قەسەم قىلغان بولسا، ئۇ قەسەم قىلغان ھىسابلانمايدۇ. ئەمما بىر ئادەم قۇرئاننىڭ ئىچىدىكى ئاللاھ تائالانىڭ سۆزى بىلەن قەسەم قىلغان بولسا، ئۇ قەسەم قىلغان ھىسابلىنىدۇ.

بىر ئادەم ئەگەر مەن مۇنداق ئىشنى قىلسام، يەھۇدىي بولۇپ كېتەي ياكى خىرىستىيان بولۇپ كېتەي ياكى مېنىڭ خىرىستىيان بولۇپ كېتىدىغانلىقىمغا گۇۋاھچى بولۇپ قويۇڭلار ياكى كاپىرلارنىڭ شېرىكى بولۇپ كېتەي ياكى كاپىر بولۇپ كېتەي دىگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ھىسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئەگەر ئۇ قەسىمىنى بۇزۇۋاتسا، ئۇنىڭغا كەففارەت بېرىش لازىم بولىدۇ.

بىر ئادەم ھەقنىڭ نامى بىلەن ياكى ھەق بىلەن قەسەم قىلمەن، دېسە ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ھىسابلىنىدۇ. چۈنكى ھەق ئاللاھ تائالانىڭ ئىسىملىرىنىڭ بىرىدۇر. ئاللاھ تائالانىڭ نامىدىن ۋە ئۇنىڭ ئىسىملىرىدىن باشقا بىر نەرسە بىلەن قىلىنغان قەسەم، قەسەم ھىسابلانمايدۇ. ئەگەر بىر ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ ھەق ھۆرمىتىنىڭ نامى بىلەن ياكى ئاللاھ تائالانىڭ ھەققى بىلەن قەسەم قىلمەن، دېسە ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ھىسابلانمايدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئەگەر ئۇ ئادەم قۇرئاننىڭ ھەق ھۆرمىتى بىلەن ياكى ئاللاھ تائالانىڭ سۆزىنىڭ ھەق ھۆرمىتى بىلەن قەسەم قىلمەن، دېسىمۇ ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ھىسابلانمايدۇ. چۈنكى قۇرئاننىڭ ھەققى بولسا، ئۇنى ئۇلۇغلاش ۋە ئۇنىڭغا ئەمەل قىلىشتۇر. بۇ بەندىنىڭ ئىشىدۇر.

ئەگەر بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ھەق ھۆرمىتى بىلەن ياكى كەبىنىڭ ھەق ھۆرمىتى بىلەن قەسەم قىلمەن، دىگەن بولسا ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ھىسابلانمايدۇ.

ئەگەر بىر ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ مەڭگى قىلىشى بىلەن قەسەم، دىگەن بولسا، ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ھىسابلىنىدۇ. بىر ئادەم ئاللاھ كېيىلدۇر مەن بۇنداق قىلمايمەن، دېسە بۇ قەسەم ھىسابلىنىدۇ. شۇنىڭدەك يەنە ئاللاھ تائالاماڭا گۇۋاھ ياكى ئاللاھ تائالابىلدى ياكى بىلىدۇ ياكى گۇۋاھ بولىدۇ، مەن مۇنداق ئىشنى قىلمايمەن، دېسە ئۇمۇ قەسەم ھىسابلىنىدۇ. چۈنكى كىشىلەر بۇنىڭغىمۇ قەسەم دەپ قارايدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ ئەھدى بىلەن ۋە كېپىللىكى بىلەن قەسەم قىلمەن، دېيىشمۇ قەسەم ھىسابلىنىدۇ.

ئەمما، ئەگەر بىر ئادەم پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنىڭ ئەھدى بىلەن قەسەم قىلمەن، دېسە بۇ

قەسەم ھېسابلانمايدۇ. ئاللاھ تائالانىڭ يۈزى بىلەن قەسەم قىلىمەن، دېيىشمۇ قەسەم ھېسابلىنىدۇ. بىر ئادەم ئاللاھ تائالانىڭ بەرىكىتى بىلەن ياكى ئاللاھ تائالانىڭ قەسەم قىلغان نەرسىلىرى بىلەن قەسەم قىلىمەن، دېسە ئۇ قەسەم قىلغان ھېسابلىنىدۇ.

ئاخىرىدا شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، ھەر بىر ئادەمنىڭ قىلغان قەسىمىنىڭ قەسەم ھېسابلىنىشى مەيلى ئەرەبچىدە بايان قىلىنغىنىدەك بولسۇن مەيلى ئۇنداق بولمىسۇن شۇ ئادەمنىڭ ئۆرپ ئادىتىگە باغلىقتۇر. يەنى بىر ئادەم ئۆزىنىڭ ئۆرپ ئادىتىدە قەسەم قىلغانلىق ھېسابلىنىدىغان بىرەر سۆز بىلەن قەسەم قىلسا، ئۇ ئادەم قەسەم قىلغان ھېسابلىنىدۇ. لېكىن شۇ قەسەمنىڭ ئاللاھنىڭ نامى بىلەن ياكى ئۇنىڭ ئىسىملىرى بىلەن بولۇشى شەرتتۇر.

قەسەمنىڭ كەينىدىنلا ئاللاھ خالىسا دېيىش قەسەمنى بىكار قىلىۋاتىدۇ. مەسىلەن بىر ئادەم ئاللاھنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، مەن ئەتە كېلىمەن، دېگەن ۋە كەينىدىنلا ئاللاھ خالىسا دېگەن ۋە ئەتىسى كېلەلمىگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇنىڭغا كەففارەت بېرىش لازىم بولمايدۇ. ھەر قانداق ئىشنى قىلغان ۋاقتىدا، ئاللاھ خالىسا دېگەن گەپنى قىلىش ھەققىدە ئاللاھ تائالا مۇنداق دىدى: سەن بىرەر ئىشنى قىلماقچى بولساڭ، «ئەتە شۇ ئىشنى چوقۇم قىلىمەن» دېمەي [23]، «خۇدا خالىسا» دېگەن سۆزنى قوشۇپ دېگىن (يەنى خۇدا خالىسا قىلىمەن دېگىن)، (خۇدا خالىسا دېگەن سۆزنى ئۇنتۇپ قالساڭ، پەرۋەردىگارىڭنى تىلغا ئالغىن (يەنى «خۇدا خالىسا» نى ئېسىڭگە كەلگەندە ئېيتقىن) ھەمدە: «پەرۋەردىگارىمنىڭ مېنى بۇنىڭدىنمۇ يېقىن توغرا يولغا باشلىشىنى (يەنى دىنىم، دۇنيايىمدا مېنى ئەڭ تۈزۈك ئىشلارغا مۇۋەپپەق قىلىشىنى) ئۈمىد قىلىمەن» دېگىن [سۈرە كەھەپ 23-24]

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى (بىر ئىش ئۈچۈن) قەسەم قىلغاندىن كېيىن: "الله خالىسا" دېسە، (ئۇ ئىشنى قىلىپ سالغان تەقدىردىمۇ) قەسىمى بۇزۇلمايدۇ. (تىرمىزى1532)

### 1622- سۇئال: قەسەمدىكى مۇھىم ئىككى قائىدە ھەققىدە

بىرىنچى قائىدە، قەسەم كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئارىسىدا ئىشلىتىپ كەلگەن سۆزلەرنى ئاساس قىلىدۇ. بۇنىڭدىن قەسەمنىڭ قۇرئاندا ئىشلىتىلگەن سۆزلەرنى ۋە لۇغەتتە ئىشلىتىلگەن سۆزلەرنى ئاساس قىلمايدىغانلىقىنى بىلىۋالالايمىز.

ئىككىنچى قائىدە، قەسەم مەقسەتلەرنى ئەمەس سۆزلەرنى ئاساس قىلىدۇ. بۇ سۆزلەردىن بىز بىرىنچى قائىدىدە بايان قىلىپ ئۆتكىنىمىزدەك كىشىلەر ئۆزلىرىنىڭ ئارىسىدا ئىشلىتىپ كەلگەن سۆزلەر مەقسەت قىلىنىدۇ.

### 1623- سۇئال: قەسەمنىڭ كاپارىتى

قەسەمنى بۇزغاننىڭ كاپارىتى مۇنۇ ئايەتتە ئېنىق كۆرسىتىلگەن: ئاللاھ سىلەرنى سەھۋەنلىك بىلەن قىلغان قەسەمىڭلار ئۈچۈن جاۋاپكارلىققا تارتمايدۇ، لېكىن سىلەرنى قەستەن قىلغان قەسەمىڭلار ئۈچۈن جاۋاپكارلىققا تارتىدۇ. مۇنداق قەسەمىڭلارنى بۇزساڭلار ئۇنىڭ كاپارىتى ئائىلەڭلارغا بېرىدىغان ئوتتۇرا دەرىجىلىك تاماق بىلەن ئون مىسكىننى بىر ۋاخ غىزالاندۇرۇشتۇر، ياكى ئۇلارغا يەنى ئون مىسكىنگە بەدىنىنى يېپىپ تۇرىدىغان بىر قۇر كىيىم بېرىشتۇر، ياكى بىر قۇل ياكى بىر چۆرىنى ئازاد قىلىشتۇر، كىمكى بۇنداق قىلىشقا كۈچى يەتمىسە، ئۈچ كۈن روزا تۇتۇشى لازىم. بۇ ئەنە شۇ ئىچكەن قەسەمىڭلارنى بۇزغانلىقىڭلارنىڭ كاپارىتىدۇر، قەسەمىڭلارغا

رىئايە قىلىڭلار يەنى كەلسە كەلمەس قەسەم ئىچمەڭلار. سىلەرنىڭ شۈكۈر قىلىشىڭلار ئۈچۈن ئاللاھ ئايەتلىرىنى سىلەرگە ئەنە شۇنداق بايان قىلىدۇ.[مائىدە-89]

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ئەگەر بىر ئىش (نى قىلىش ياكى قىلماسلىق) توغرىسىدا قەسەم قىلىپ، كېيىن ئۇنىڭ ئەكسىنى توغرا كۆرسەڭلار، قىلغان قەسىمىڭلارغا كەففارەت بېرىپ، توغرا كۆرگىنىڭلارنى قىلىڭلار!. (نەسائى 3782)

### 1624- سۇئال: كاپارەت بېرىش تەرتىبى

كاپارەت بېرىش تەرتىبى ئىككى بولۇپ، بىرىنى ئورۇنلاشتىن ئاجىز كەلگەن كىشى ئىككىنچىسىنى قىلىدۇ. ئۇلار تۆۋەندىكىچە:

1 - ئون نەپەر پېقىرنى ئوتتۇرا دەرىجىلىك تاماق بىلەن بىر ۋاخ غىزالاندۇرۇش ياكى ئۇلارغا بىر قۇر كىيىم بېرىش بولۇپ، بۇ ئىككى ئىشنىڭ قايسىسىنى قىلىش ئىختىيارىدۇر.

2 - ئون پېقىرغا بىر ۋاخ تائام ياكى بىر قۇردىن كىيىم بېرىشكە قۇدرىتى يەتمىگەن ئادەم ئۈچ كۈن روزا تۇتىدۇ. بۇ روزىنى ئارقا ــ ئارقىدىن تۇتۇش شەرت قىلىنمايدۇ.

## بەشىنچى باپ. ۋەدە(نەزىر) نىڭ بايانى

### 1625- سۇئال: ۋەدىنىڭ تۈرى

ۋەدە، يەنى نەزىر ئىككى قىسىم بولىدۇ. بىر قىسمى شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدە ئۈستىگە يۈكلىنىدىغان ۋەدىدۇر. يەنى نەزىردۇر. مەسىلەن بىر ئادەم مەن ئاللاھ تائالائۈچۈن مۇنچە كۈن روزا تۇتىمەن، دەپ ۋەدە يەنى نەزىرە قىلغان بولسا، روزا تۇتۇش ئۇ ئادەمگە شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدىلا يۈكلىنىدۇ. شۇنىڭدەك ئەگەر ئۇ ئادەم ئاللاھ تائالا كېسىلىمگە شىپالىق بەرگەنلىكى ئۈچۈن مەن ئاللاھ تائالاغا شۈكۈر ئېيتىش يۈزىسىدىن مۇنچە كۈن روزا تۇتىمەن، دىگەن بولسا، ئۇ ئادەمگە روزا تۇتۇش شۇ ۋاقتىنىڭ ئۆزىدىلا يۈكلىنىدۇ.

يەنە بىر قىسمى بولسا، يۈكۈنى ئادەم كەلسە ياكى ئاللاھ تائالا ماڭا دۈشمىنىمگە قارىتا غەلبە ئاتا قىلسا، مەن ئاللاھ تائالائۈچۈن مۇنچە كۈن روزا تۇتىمەن، دىگەنگە ئوخشاش بىر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە باغلاپ قىلغان ۋەدىدۇر. يەنى نەزىردۇر. بۇ ھالدا ئۇنىڭ ئۈستىگە روزا تۇتۇش شۇ ئىش يۈز بەرگەن ۋاقتىدا يۈكلىنىدۇ.

بۇ يەردە شۇنى بايان قىلىپ ئۆتۈشكە توغرا كېلىدۇكى، ياخشى ئىش قىلىش ئۈچۈن قىلغان ۋەدىنى يەنى نەزىرنى چاقچاق قىلىپ ياكى سەۋەنلىك بىلەن قىلغان ئادەمنىڭ ھۆكمىمۇ خۇددى ئۇنى رەسمى قىلغان ئادەمنىڭ ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن چاقچاق قىلىپ ۋەدە قىلغان ئادەمگە ۋەدە قىلىپ قىلماقچى بولغان ئىشنى، چاقچاق قىلىپ ۋەدە قىلغان ۋاقتىدا نىيەت قىلمىسىمۇ ئۇنى قىلىش لازىم بولىدۇ.

### 1626- سۇئال: ياخشى ئىشنى قىلىش ئۈچۈن قىلىنغان ۋەدىنىڭ يولغا قويۇلغان بىر ئىش ئىكەنلىكىنىڭ بايانى

ياخشى ئىشنى قىلىش ئۈچۈن قىلىنغان ۋەدىنىڭ يولغا قويۇلغان بىر ئىش ئىكەنلىكىنى ۋە ۋەدە قىلىش ئارقىلىق ئۈستىگە ئالغان ئىشنى ئورۇنلاشنىڭ لازىم ئىكەنلىكىنى قۇرئان، ھەدىس ۋە بارلىق ئالىملارنىڭ بۇ ھەقتىكى قاراشلىرى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. ئاللاھ تائالا ۋەدە قىلىش ئارقىلىق ئۈستىگە ئالغان ئىشلارنى ئورۇنلاش ھەققىدە مۇنداق دېدى: ئاندىن ئۇلار كىرلىرىنى تازىلىسۇن (يەنى ئېھرامدىن چىققاندىن كېيىن چاچلىرىنى، تىرناقلىرىنى ئالسۇن)، ئۆز ئۈستىگە ئالغان

ئىبادەتلىرىنى ئادا قىلىسۇن، قەدىمىي بەيت (يەنى بەيتۇللاھنى) تاۋاپ قىلسۇن.[سۈرە ھەج-29]

ئاللاھ تائالا ئۆز ئۇستىگە ئالغان ئىشلارنى ئورۇنلىغان ئادەملەرنى ماختاپ مۇنداق دېدى: (ئۇ كافۇر جەننەتتىكى بىر) بۇلاقتىن ئىچىلىپ چىققان بولۇپ، ئۇنىڭدىن اللەنىڭ (ياخشى) بەندىلىرى ئىچىدۇ، ئۇ بۇلاقنى ئۇلار (خالىغان جايلىرىغا ئېقتىپ بارالايدۇ [6]. ئۇلار ئۆز ئۇستىگە قەسەم ئىچىپ ئالغان ئىشنى ئورۇنلايدۇ ۋە دەھشىتى كەڭ دائىرىلىك بولغان كۈندىن (يەنى قىيامەت كۈنىدىن) قورقىدۇ [سۈرە ئىنسان 6-7]

ئەمر ئىبنى ئاس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: بىز پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالامنى چۆرىدەپ ئولتۇراتتۇق. ئۇ پەتنە ھەققىدە سۆزلەپ كېلىپ، بارماقلىرىنى بىر - بىرىگە گىرەلەشتۈرگەن ھالدا: ئىنسانلار ۋەدىسىگە ۋاپا قىلمايدىغان، ئامانەتكە سەل قارايدىغان بولۇپ كەتكەندە، ھالىڭلار نېمە بولۇپ كېتەر؟ دېدى. مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئۇ چاغدا قانداق قىلاي؟ دېگەنىدىم، پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام: ئۆيۈڭدە ئولتۇر، ئاغزىڭنى چىڭ تۇت! بىلگىنىڭگە ئەمەل قىل، قارىغۇلارچە ئەمەل قىلما! ئۆزەڭنىڭ دىنىغا پۇختا بول، ئاۋام خەلق بىلەن كارىڭ بولمىسۇن! دېدى. (ئەبۇ داۋۇت: 4343)

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ھەدىستە ئامانەتكە خىيانەت قىلىدىغانلار بىلەن ياخشى ئىش قىلىمەن دەپ ۋەدە قىلىپ، قىلغان ۋەدىسىگە ۋاپا قىلمايدىغانلارنى بىر يەردە كەلتۈردى. ئامانەتكە خىيانەت قىلىش يامان كۆرىلىدىغان ۋە نومۇسلۇق بىر ئىشتۇر. شۇنداق ئىكەن ياخشى ئىش قىلىمەن، دەپ ۋەدە قىلىپ، قىلغان ۋەدىسىگە ۋاپا قىلماسلىقمۇ يامان كۆرىلىدىغان نومۇسلۇق بىر ئىش ھېسابلىنىدۇ.

**1627- سۇئال: ياخشى ئىش قىلىش ئۈچۈن قىلىنغان ۋەدىنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ شەرتلىرى**

1. قىلىش ۋەدە قىلىنغان ئىش، مەسىلەن ھاراقتا ئوخشاش ھاراملىقى ئۆزىدىن قايناپ چىققان ئىش بولۇپ ئىسلامدا ھارام قىلىنىپ كەتكەن ئىشلاردىن بولماسلىقى لازىم.

2. قىلىشنى ۋەدە قىلغان ئىش، ۋەدە قىلغان ئادەمگە شۇ ۋاقىتنىڭ ئۆزىدە ياكى بۇرۇن ۋاجىپ بولمىغان ئىش بولۇشى شەرت.

3. قىلىش ۋەدە قىلىنغان ئىش، پەرز نامازغا، پەرز ھەجگە ۋە پەرز روزىغا ئوخشاش بىر ئادەمگە كەلگۈسىدە پەرز بولىدىغان ئىشلاردىن بولماسلىقى لازىم.

4. قىلىش ۋەدە قىلىنغان ئىش، نامازغا، ھەجگە ۋە روزىغا ئوخشاش ئەسلىدە ئۇنىڭ خىلىدىن پەرز قىلىنغان نەرسە بار بىر نەرسە بولۇشى لازىم. ئەگەر قىلىش ۋەدە قىلىنغان ئىش، ئەسلىدە ئۇنىڭ خىلىدىن پەرز ياكى ۋاجىپ قىلىنغان ئىش يوق بىرەر ئىش بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئىشنى قىلىشقا ئۆزىگە ۋەدە بەرگەن بولسىمۇ ئۇنىڭغا ئۇ ئىشنى قىلىش لازىم بولمايدۇ.

5. قىلىش ۋەدە قىلىنغان ئىش، باشقا بىر ئىش ئۈچۈن مەقسەت قىلىنغان بولماستىن ئۆز ئالدىغا بىر ئىبادەت بولۇشى شەرتتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن تاھارەت ئېلىش، يۇيۇنۇش، قۇرئاننى تۇتۇش، ئەزان ئوقۇش، كېسەل يوقلاش ۋە ئۆلۈكنى كېپەنلەش ئۈچۈن قىلغان ۋەدىلەر توغرا بولمايدۇ.

6. قىلىش ۋەدە قىلىنغان نەرسە ئىگىدارچىلىقتا بار نەرسىدىن ئارتۇق بولماسلىقى شەرتتۇر.

7. قىلىش ۋەدە قىلغان ئىش، بولۇشى مۇمكىن بولمايدىغان ئىشلاردىن بولماسلىقى لازىم.

**1628- سۇئال: بىر ئىشنىڭ يۈز بېرىشىگە باغلاپ قويۇلغان ۋە باغلاپ قويۇلمىغان ۋەدىنىڭ بايانى**

بىر ئادەم، مەسىلەن مەن ئاللاھ تائالائۈچۈن بىر يىل روزا تۇتۇشنى ۋەدە قىلدىم، دېگەنگە

ئوخشاش ۋەدىنى بىر ئىشنىڭ يۈز بىرىشىگە باغلىماستىن قىلغان بولسا، ئۇ ئادەمنىڭ قىلغان شۇ ۋەدىسىنى ئورۇنلىشى لازىم. بىر ئادەم ئەگەر ئاللاھ تائالا كېسىلىمگە شىپالىق بەرسە، مەن ئاللاھ تائالا ئۈچۈن بىر ئاي روزا تۇتىمەن، دىگەنگە ئوخشاش ۋەدىنى بىر ئىشنىڭ يۈز بىرىشىگە باغلاپ قىلغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەمنىڭ ئاللاھ تائالا ئۇنىڭ كېسىلىگە شىپالىق بەرگەن ۋاقتىدا، قىلغان شۇ ۋەدىسىنى ئورۇنلىشى لازىم.

بىر ئىشنى قىلىشقا قىلغان ۋەدىنى، يۈز بىرىشىنى خالايدىغان بىر ئىشنىڭ يۈز بىرىشىگە باغلىغان ئادەم، شۇ ئىش يۈز بەرگەندە قىلىشقا ۋەدە قىلغان ئىشنى قىلىشى لازىم.

**1629ـ سۇئال: ئۆلگەن كىشىلەرگە ئاتاپ بىر نەرسە بىرىشكە قىلىنغان ۋەدىنىڭ بايانى**

نەزىرنى، مەخلۇق ئۈچۈن ئاتاپ قىلىش توغرا ئەمەستۇر. چۈنكى نەزىر قىلىش بىر ئىبادەت ھىسابلىنىدۇ. ئىبادەت بولسا مەخلۇق ئۈچۈن ئەمەس پەقەت ئاللاھ تائالا ئۈچۈنلا قىلىنىدۇ.

پېقىرلارغا بىرىشكە ئاتىغان نەرسىلەرنى باي ئادەمگە ياكى پېقىر ئەمەس خوجىنىڭ ئەۋالدلىرىغا ياكى پېقىر ئەمەس ئالىم كىشىلەرگە بىرىش توغرا ئەمەس. پېقىرلارغا بىرىشكە ئاتالغان نەرسە پۇلغا ئوخشاش، بىر پېقىرغا بىرىشكە بولىدىغان نەرسە بولۇش لازىمدۇر. ئەگەر بىر ئادەم مەن ئاللاھ تائالائۈچۈن مۇنداق بىر ئىشنى قىلىشنى ۋەدە قىلدىم، دەپ ئارقىسىدىن ئاللاھ خالىسا دىگەن بولسا، ئۇنىڭ قىلغان ئۇ ۋەدىسى ئەمەلدىن قالىدۇ. چۈنكى بىز يۇقىرىدا بايان قىلىپ ئۆتكۈنىمىزدەك قەسەمنىڭ كەينىدىن ئاللاھ خالىسا دىگەن سۆزنى قىلىش، قەسەمنى ئەمەلدىن قالدۇرىدۇ. ئەگەر ئاللاھ خالىسا دىگەن سۆزنى ئېغىزىدا قىلغان ۋە ۋەدە قىلىش ئۈچۈن ئىشلەتكەن سۆز، مەن مۇنداق بىر ئىشنى قىلىمەن ياكى قىلىدۇ، دىگەنگە ئوخشاش خەۋەر ئۇسلۇبى بىلەن بولغان بولسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەمما ئاللاھ خالىسا دىگەن سۆزنى ئېغىزىدا ئەمەس دىلىدا دىگەن بولسا، بۇ ھالدا بۇ سۆزنى دىيىش ئۇنىڭ ۋەدىسىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇۋەتمەيدۇ.

## ئالتىنچى باپ. ۋەقپە قىلىنغان ماللارنىڭ بايانى

### 1630ـ سۇئال: ۋەقپە دىگەن سۆزنىڭ ئۇقۇمى توغرىسىدا

ۋەقپە دىگەن سۆز مەنا جەھەتتىن توختىتىپ قويۇش، دىگەنلىك بولىدۇ. ۋەقپە دىگەن سۆز ئۇستىلاھ جەھەتتىن بىر نەرسىنىڭ ئۆزىنى ئاللاھ تائالانىڭ ئىگىدارچىلىقىنىڭ ھۆكمىدە توختىتىپ قويۇپ ئۇ نەرسىدىن كەلگەن مەنپەئەتلەرنى سەدىقە قىلىش، دىگەنلىك بولىدۇ.

ۋەقپە ــ ئىگىدارچىلىقنىڭ مەلۇم بىر قىسمىنى ياخشىلىق يوللىرىدىن مۇئەييەن بىر تەرەپكە ئۇنىڭ پايدىسىدىن مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن ئاتىۋېتىش دىگەنلىك بولۇپ، ساۋابى ئۈزۈلمەيدىغان« سەدىقە جارىيە» ئەمەللىرىدىن بىرىدۇر.

ۋەقپە قىلىنىدىغان مال، شەرىئەت ھۆكمىدە مال دەپ ئېتىراپ قىلىنىدىغان ۋە ئېتىبارغا ئېلىنىدىغان ماللاردىن بولۇشى لازىم. ۋەقپە قىلىنغان مالنىڭ توغرا بىر شەكىلدە ۋەقپە قىلىنغان بولۇشى ئۈچۈن مال مۈلۈكنى ۋەقپە قىلغان ۋاقتىدا مېنىڭ بۇ زېمىنىم ئاللاھنىڭ يولىدا پېقىرلار ئۈچۈن مەڭگۈلۈك ۋەقپە قىلىنغان بولسۇن ياكى مېنىڭ بۇ زېمىنىم ئاللاھ تائالائۈچۈن ياكى ياخشى يوللارغا ئىشلىتىلىش ئۈچۈن ۋەقپە قىلىنغان بولسۇن، دىگەنگە ئوخشاش خۇسۇسىي سۆزلەرنى ئىشلىتىشى لازىمدۇر.

**1631ـ سۇئال: مال مۈلۈكنى ۋەقپە قىلىشنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ ھىكمىتى**

مال مۈلۈكنى ۋەقپە قىلىپ قويۇش ئەسىرلەر بويىچە مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدا بىر بىرىگە ئىگە

بولۇشتىن ئىبارەت ياخشى بىر خىسلەتنىڭ ۋۇجۇدقا چىقىشىغا چوڭ رول ئويناپ كەلدى. مەسىلەن مۇشۇ يول ئارقىلىق توپلانغان مال مۈلۈك بىلەن يېتىملارغا ۋە خەۋەر ئالىدىغان ئادىمى يوق ئاجىز كىشىلەرگە كۆڭۈل بۆلىدىغان مەركەزلەر ۋە ئورۇنلار قۇرۇلدى. شۇنىڭدەك يەنە مۇشۇ يول بىلەن كەلگەن مال مۈلۈكنى توپلايدىغان ئورۇنلار ئوقۇغۇچىلارنىڭ تەمىناتلىرىنى ۋە ئۇلارنىڭ چىقىملىرىنى ئۆز ئۈستىلىرىگە ئالدى. ياشلارنىڭ ئىلىم ئېلىشى مۇسۇلمانلارنىڭ ئارىسىدا پىكرىي ۋە ئىلمىي ھاياتنىڭ جانلىنىشىغا بىۋاستە سەۋەب بولغان ئىشلارنىڭ بىرىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئالىملار ۋەقپە قىلىنغان مال مۈلۈكنى توپلايدىغان ئورۇنلارغا قاتتىق ئەھمىيەت بەردى. فىقھىشۇناسلار بولسا، فىقھى كىتابلىرىدا بۇ ھەقتە مەخسۇس بىر بۆلۈم ئايرىپ بۇ بۆلۈمدە مەزكۇر ئورۇنلارغا ئاالقىدار شەرىئەت ھۆكۈملىرىنى بايان قىلدى.

### 1632ـ سۇئال: ۋەقىپ قىلىشنىڭ توغرا بولۇشنىڭ شەرتلىرى

ۋەقىپ قىلىشنىڭ شەرتى تۆۋەندىكىچە:

1ـ ۋەقىپ قىلغۇچىنىڭ بالاغەت يېشىغا يەتكەن بولۇشى،

2 ـ ۋەقىپ قىلغۇچىنىڭ ئەقلى ــ ھوشى جايىدا بولۇشى،

3 ـ ۋەقىپ قىلغۇچىنىڭ ۋەقىپنى ئۆز ئىختىيارى بىلەن قىلىشى،

4 ـ ۋەقىپ قىلغۇچىنىڭ ۋەقىپ قىلىدىغان نەرسىگە ئىگە بولۇشى،

5ـ ۋەقىپ قىلماقچى بولغان نەرسىنىڭ مۇئەييەن بولۇشى،

6 ـ ۋەقىپ سەۋەبلىك ھەق ئىگىسىگە زىيان يەتمەسلىكى،

7 ـ ھارام نەرسىنى ۋەقىپ قىلماسلىق ياكى ھارام ئىش قىلىدىغان ئورۇنغا ۋەقىپ قىلماسلىق. مەسىلەن: ھاراق ياكى چوشقىغا ئوخشاش ھارام نەرسىلەرنى ۋەقىپ قىلغانغا ياكى قاۋاقخانىغا، تانسىخانىغا بىر نەرسە ۋەقىپ قىلغانغا ئوخشاش.

### 1633ـ سۇئال: مال مۈلۈكنى ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا ۋەقپە قىلىشنىڭ ھۆكمى

ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنىڭ ھۆكمى بولسا، ئۇ نەرسىنىڭ ۋەقپە قىلغان ئادەمنىڭ ئىگىدارچىلىقىدىن چىقىپ ئاللاھ تائالانىڭ ھېچقانداق بىر ئادەممۇ شېرىك بولمايدىغان ئىگىدارچىلىقىغا كىرىشتۇر. بىر نەرسە ۋەقپە قىلىنىشى بىلەنلا ئۇ نەرسە ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا ۋەقپە قىلىنىپ كەتكەن ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر نەرسىنى ۋەقپە قىلغان ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى ۋەقپە قىلغانلىقىنى ئەمەلدىن قالدۇرۇۋېتىشى، ياكى ئۇنى مىراسخورلىرىغا مىراس قالدۇرۇپ قويۇپ كېتىشى توغرا ئەمەس.

ئەگەر بىر نەرسە ئاللاھ تائالانىڭ يولىدا ۋەقپە قىلىنغان ھېسابلىنىپ بولغاندىن كېيىن ئۇ نەرسىنى باشقىلارنىڭ ئۆزلىرىنىڭ ئىگىدارچىلىقىغا كىرگۈزۈۋېلىشى ياكى باشقىلارغا مۈلۈك قىلىپ بېرىۋېتىش ياكى تەقسىم قىلىپ بۆلۈپ بېرىش ياكى باشقا بىرسىنىڭ ئىشلىتىپ تۇرۇشىغا بېرىپ تۇرۇش، ياكى گۆرۈگە قويۇپ قويۇش توغرا ئەمەس.

ئىبنى ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ خەيبەردە بىر زېمىنغا ئىگە بولدى. ئاندىن پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ قېشىغا كېلىپ، ئۇ يەر ھەققىدە مەسلىھەت سوراپ: ئى رەسۇلۇللاھ! مەن خەيبەردە بىر زېمىنغا ئىگە بولدۇم، مەن ھېچقاچان ئۇنىڭدەك ئېسىل مالغا ئىگە بولۇپ باقمىغان، مېنى نېمىگە بۇيرۇيسەن؟ دېگەنىدى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: خالىساڭ ئۇ يەرنىڭ تېگىنى ساقلاپ قېلىپ، كۆكىنى

سەدىقە قىلغىن، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، ئۆمەر رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇ يەرنى سەدىقە قىلىپ: بۇ يەر سېتىلمايدۇ، سوۋغات قىلىپ بېرىلمەيدۇ ۋە مىراس قالدۇرۇلمايدۇ، دېدى. ئۇ بۇ يەرنى كەمبەغەللەرگە، تۇغقانلىرىغا، قۇل ئازاد قىلىشقا، اللە يولىدا ئىشلىتىشكە ۋە يولدا قالغان مۇساپىرلارغا ئاتاپ سەدىقە قىلدى. يەنە بىر رىۋايەتتە: مېھمانلارغىمۇ ئىشلىتىلىدۇ. ئۇ يەرنى باشقۇرغۇچى ئۆزىگە مۈلۈك قىلىۋالماستىن ئىش ھەققىگە چۇشلۇق يېسە، ھېچ گۇناھ بولمايدۇ، دېيىلگەن. (بۇخارى: 2737)

سەئد ئىبنى ئۇبادە رەزىيەللاھۇ ئەنھۇدىن مۇنداق رىۋايەت قىلىنىدۇ: مەن: ئى رەسۇلۇللاھ! ئانام ۋاپات بولۇپ كەتتى. قايسى تۈردىكى سەدىقە ئەڭ ئەۋزەل؟ دەپ سورىغانىدىم، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: سۇ، دېدى. شۇنىڭ بىلەن، مەن بىر قۇدۇق كولاپ، ئانام ئۇممۇ سەئدنىڭ نامىغا ئاتىۋەتتىم. (ئەبۇ داۋۇد: 1681)

**1634ـ سۇئال: ۋەقپە قىلغان ئادەمنىڭ مەقستىگە رىئايە قىلىش لازىم**

ۋەقپە قىلىنغان مال مۈلۈكنى تەقسىم قىلىدىغان ۋاقىتدا ۋەقپە قىلغان ئادەمنىڭ مەقستىگە ۋە ئۇنىڭ شەرتىگە رىئايە قىلىش لازىم. بۇنداق قىلىشنىڭ ئاساسى بولغان قائىدە بولسا، ئالىملارنىڭ مال مۈلكۈنى ۋەقپە قىلغان ئادەمنىڭ قويغان شەرتلىرى خۇددى شەرىئەت ھۆكمىگە ئوخشاشتۇر دىگەن سۆزىدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن بىر ئادەم ساق سالامەت ۋاقتىدا مال مۈلكىنى بالىۋاقىلىرىغا سەدىقە قىلغان ۋە بۇ مال مۈلۈك ئۇلارغا شەرىئەت كۆرسەتمىسى بويىچە تەقسىم قىلىنىدۇ، دىگەن بولسا، بۇ ھالدا ئۇ مال مۈلۈك ئۇ بالىلارنىڭ ئوغۇل قىزلىرىغا ئوخشاش تەقسىم قىلىنىدۇ.

شۇنىڭ ئۈچۈن بالىلارغا بېرىلىدىغان نەرسىلەردە ئۇلارنىڭ ئارىسىدا ئادىللىق قىلىش لازىم. بالىلارغا ۋەقپە قىلىپ بەرگەن مال مۈلۈكلەرمۇ ئۇلارغا بېرىلگەن بىر نەرسە ھىسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بالىلىرىغا سەدىقە قىلىپ بەرمەكچى بولغان مال مۈلۈكلەردە ئوغۇل قىزنىڭ ئارىسىدا باراۋەر مۇئامىلىدا بولۇش لازىم. مال مۈلۈكنى ۋەقپە قىلىش ھەققىدە شەرىئەتنىڭ كۆرسەتمىسى بولسا، ئوغۇل بالىغا قىزغا قارىغاندا ئارتۇق بېرىشتۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن مال مۈلۈكنى بالىۋاقىلىرىغا ۋەقپە قىلغان بىر ئادەم بۇ مال مۈلۈكتىن بىر ئوغۇلغا ئىككى قىزنىڭ ھەسسىسى تېگىدۇ، دېمەستىن پەقەتلا مېنىڭ بۇ مال مۈلكىم بالىۋاقىلىرىمغا ۋەقپە بولۇپ كەتسۇن دىگەن بولسا، بۇ ھالدىمۇ ئۇ مال مۈلۈك بىر ئوغۇلغا ئىككى قىزنىڭ ھەسسىسى بويىچە تەقسىم قىلىپ بېرىلىدۇ.

چۈنكى ۋەقپە قىلىش بۆلۈمدە شەرىئەت ئۆلچىمى بولسا، مال مۈلۈكتىن ئوغۇلغا، قىزغا قارىغاندا ئارتۇق بېرىشتۇر. ئەمما مال مۈلۈكنى سەدىقە قىلىش بۆلۈمدە، شەرىئەت ئۆلچىمى بولسا، مۈلۈكنى قىز ئوغۇلنىڭ ئارىسىدا ئوخشاش تەقسىم قىلىشتۇر.

**1635ـ سۇئال: ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى ئالماشتۇرۇشنىڭ بايانى**

ئەسلىدە ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى باشقا بىرسىگە ئالماشتۇرۇش توغرا ئەمەستۇر. لېكىن ئەگەر ۋەقپە قىلغان ئادەم ۋەقپە قىلغان ۋاقىتدا ئۇنى ئالماشتۇرۇدىغانلىقنى شەرت قىلغان بولسا، بۇ ھالدا ئۇنى ئالماشتۇرۇش توغرا بولىدۇ. ئالىملار تۆۋەندىكى شەرتلەر ئاستىدا، ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى ئالماشتۇرۇشنى توغرا كۆردى.

1. ۋەقپە قىلىنغان نەرسە پۈتۈنلەي پايدىلىنالمايدىغان ھالەتكە كېلىپ قالغان بولۇشى لازىم.
2. ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنىڭ، ئۇنى رېمۇنت قىلغۇدەك كىرىمى بولمىغان ھالەتتە بولۇشى لازىم.
3. ۋەقپە قىلىنغان نەرسە، ئالماشتۇرۇلۇش باھانىسى بىلەن شۇ نەرسىنىڭ ئوخشىشىغا

قارىغانداە بەك ئەرزان سېتىلماسلىقى لازىم.

4. ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى ئالماشتۇرۇش جەننەت قازىسى دەپ ئاتىلىدىغان ئىلىم ۋە تەقۋالىق بىلەن تونۇلغان ياخشى قازىنىڭ كۆزىتىشى ئاستىدا بولۇشى لازىم.

5. ۋەقپە قىلىنغان نەرسىگە قارايدىغانلارنىڭ يەپ كەتمەسلىكى ئۈچۈن زېمىن ۋە ئۆيگە ئوخشاش يۆتكەلمەيدىغان نەرسە، پۇللارغا ئالماشتۇرۇلماسلىقى لازىم.

6. ۋەقپە قىلىنغان نەرسە، گۇۋاھچىلىقى قوبۇل قىلىنمايدىغان، ياكى قەرزگە بوغۇلۇپ كەتكەن ئادەمگە سېتىلماسلىقى لازىم.

7. ئالماشتۇرۇلغان نەرسە ۋە ئۇنىڭ ئورنىغا كەلگەن نەرسە بىر تىپتىكى نەرسىدىن بولۇشى لازىم.

## 1636- سوئال: ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى ئىجارىگە قويۇشنىڭ ھۆكمى

ۋەقپە قىلىنغان نەرسىنى، ئۇنىڭ ۋەقپە قىلىنغان نەرسە ئىكەنلىكى ئۇنتۇلۇپ كەتكۇدەك ھالەتكە ئاپىرىپ قويىدىغان دەرىجىدە ئۇزۇن مۇددەتلىك ئىجارىگە بېرىش توغرا ئەمەس. مەسىلەن، ئەگەر ۋەقپە قىلىنغان نەرسە ئۆي بولسا، بىر يىلغا قەدەر ئىجارىگە قويۇلسا، ئەگەر يەر بولسا ئۈچ يىلغا قەدەر ئىجارىگە قويۇلسا، توغرا بولىدۇ. ئەگەر مەزكۇر نەرسىلەرنى ئۇنىڭدىن ئۇزۇن مۇددەت ئىجارىگە قويۇشقا زۆرۈر بولۇپ قالسا ئۇلارنى زۆرۈر بولۇپ قالغان شۇ مۇددەت بويىچە ئىجارىگە قويىسىمۇ بولىدۇ.

## 1637- سوئال: ۋەقىپنىڭ تۈرلىرى

ۋەقىپ ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، بىرى، خەيرىيەت ۋەقپىسى، يەنە بىرى، ئەۋلاد ۋەقپىسىدۇر.

خەيرىيەت ۋەقپىسى — مۇجاھىدلارنىڭ، ئىلىم تەھسىل قىلغۇچىلارنىڭ، يولدا قالغان مۇساپىرلارنىڭ، پېقىرلارنىڭ مەنپەئەتلىنىشى ئۈچۈن ياكى مەسجىد، مەكتەپ، مەدرىسە، دوختۇرخانا، كۆۋرۈك سېلىش، يول ياساش، قۇدۇق قېزىشقا ئوخشىغان ئومۇم خەلق مەنپەئەتلىنىدىغان ياخشى ئىشلار ئۈچۈن ئاتاپ قىلىنغان ۋەقىپتۇر.

ئەۋلاد ۋەقپىسى — ۋەقىپ قىلغۇچىنىڭ ئۆز پەرزەنتلىرى ۋە پەرزەنتلىرىنىڭ پەرزەنتلىرى پايدىلىنىشى ئۈچۈن ئاتىغەتكەن ۋەقپىسى بولۇپ، بۇ خىلدىكى ۋەقىپدىن پايدىلىنىش ۋەقىپ قىلغۇچىنىڭ ئۇرۇق ئەۋلادى بىلەنلا چەكلىنىدۇ.

## 1638- سوئال: ۋەقىپ قىلىشنىڭ پايدىسى

1- بىراۋنىڭ قىلىپ قويغان ۋەقپىسىدىن كىشىلەر مەنپەئەتلىنىدۇ، نۇرغۇنلىغان ئېھتىياج ئىگىلىرى، مۇساپىرلا، ئاجىز — ئۇرۇقلار، ئىلىم تەھسىل قىلىش يولىدىكى كىشىلەر شۇ ۋەقپىلەرنىڭ ياردىمى بىلەن ھاجەتلىرىنى قامدايدۇ. مەسىلەن: ئەجدادلىرىمىز ئۆتمۈشلەردە بارغان بەزى جايلىرىدا بىنالارنى سېتىۋېلىپ ئاللاھ يولىدا ۋەقىپ قىلىپ قويغانلىقتىن، ئانا ۋەتەندىن پاكىستان ۋە سەئۇدى ئەرەبىستانى قاتارلىق مەملىكەتلەرگە چىققان ھاجىلار، بۇ مەملىكەتلەردە تۇرۇپ قالغان يوقسۇللار ۋە ئىلىم تەھسىل قىلىش يولىدىكى تالىپلار بۇ ۋەقىپ بىنالىرىدىن پايدىلانغانغا ئوخشاش.

2 - ۋەقپىلەر ئومۇمغا مەنپەئەتلىك بولغان نۇرغۇنلىغان ياخشى ئىشلارنىڭ ۋاسىتىسى بولۇپ كەلمەكتە. مەسىلەن: ئىسلام مەملىكەتلىرىدە نۇرغۇنلىغان مەكتەپ، مەدرىسىلەر، دوختۇرخانىلار، كۇتۇپخانىلار، مەسجىدلەر، دارۇل ئەيتاملار، پېقىر ئوقۇغۇچىلارنىڭ دەرسلىك قوراللىرى ۋە كىيىم

ــ كېچەك، ھەتتا يېمەك ــ ئىچمەكلىرى ۋەقپلەردىن تەمىن ئېتىلىدۇ. مۇسۇلمانلار ئەزەلدىن ۋەقىپ ئىشلىرىغا كۆڭۈل بۆلۈپ كەلمەكتە. مال ــ مۈلكىنىڭ ھەممىسىنى ياكى بىر قىسمىنى ئاللاھ يولىدا ياخشىلىق يوللىرىغا ۋەقىپ قىلىۋەتكەنلەر ناھايىتى كۆپ.

3. ۋەقىپ قىلىش ــ سەدىقە جارىيە ساۋابى ئۈزۈلمەستىن داۋام قىلىپ تۇرىدىغان سەدىقەنىڭ ئۆزىدۇر. ۋەقىپ قىلغۇچىنىڭ قىلغان ۋەقپىسىدىن كىشىلەر پايدىلانغان مۇددەتچە ساۋابى ئۇنىڭغا يېتىپ تۇرىدۇ.

### 1639. سۇئال: ۋەقپىنىڭ شەرتلىرى

ھەر قانداق بىر نەرسىنى ۋەقىپ قىلغۇچى ئۇنىڭدىن پايدىلىنىش قانداق كىشىلەر ئۈچۈن يوللۇق بولىدىغانلىقىنى بەلگىلەپ بەزى شەرتلەرنى قەيت قىلىدۇ. بۇ شەرتلەر ۋەقپىنىڭ تەقەززاسىغا ۋە ئىسلام شەرىئىتىنىڭ ر وھىغا ئۇيغۇن كېلىش شەرتى بىلەن كۈچكە ئىگە قىلىنىدۇ. ئەكسى ھالدا ئەمەل قىلىنمايدۇ. شۇنىڭدەك، ۋەقپىنى خالىسا ئۆزى ياكى ۋارىسلىرى ساتالايدىغانلىقىنى ياكى يېنىۋالالايدىغانلىقىنى شەرت قىلسا، مۇنداق شەرت ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ.

### 1640. سۇئال: سەئۇدى ئەرەبىستانىدىكى ئۇيغۇر ۋەقپىلىرى

ئۆتمۈشلەردىكى ئۇيغۇرلاردىن ھەرەم سەپىرىگە ئاتلانغانلىرى مۇساپىرچىلىقنىڭ قاتتىقلىقى ۋە ھەج سەپىرىنىڭ قىيىنلىقىنى ھېس قىلغاندىن كېيىن، كېيىنكى ئەۋلادلىرىنىڭ غېمىنى يېگەنلىكتىن، ئۇلار مەككە ۋە مەدىنە شەھەرلىرىنىڭ شۇ زامانلارغا نىسبەتەن ئەڭ ھەشەمەتلىك بىنالىرىنى سېتىپ ئېلىپ، ئۇيغۇر ئېلىدىن ھەرەمگە كېلىدىغان كېيىنكى ئەۋلادلىرى ئۈچۈن ۋەقىپ قىلىپ قويغان ئىكەن. ھازىر سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ مەككە ۋە مەدىنە شەھەرلىرىدە ئۇيغۇر ئېلىنىڭ ھەر قايسى شەھەر ۋە ناھىيىلىرىنىڭ نامىدا ۋەقىپ قىلىنغان بىنالار كۆپتۇر.

ۋەقىپ بىنالىرى بۇ جايدا « رىبات » دەپ ئاتىلىدۇ. ئۇيغۇرلارنىڭ بۇ جايلاردىكى ۋەقىپ بىنالىرى ، « قەشقەر رىبات » «ئاتۇش رىبات» ،« كۇچار رىبات » ،« خوتەن رىبات » ،« رىبات شاھيار » ،« قاغىلىق رىبات » ،« ئۇجات رىبات » ،« رىبات كېرىيە » ۋە « ئاقسۇ رىبات » دېگەن ناملار بىلەن مەشھۇردۇر.

### 1641. سۇئال: مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىكى خوتەن ۋەقپى

سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىدىكى خوتەن ۋەقپى 21 ـ ئەسىردە قايتا سېلىنغان تۇنجى ۋەقىپ بىناسى ھېسابلىنىدۇ. ئەسلىدە ئۇ 1961 ـ ئۇيغۇر ئېلىنىڭ خوتەن ۋىلايىتىدىن كەلگەن ئىبراھىم قارى داموللامنىڭ باشچىلىقىدا سېلىنغان رىبات ئىكەن. بۇ رىباتقا مەدىنىدە يەرلىشىپ قالغان خوتەنلىك دۆلەتنىياز ھاجىمنىڭ ئوغلى ئابدۇللا دۆلەت مەسئۇل بولغاندىن كېيىن، ئۇ كىشى رىباتنى قايتا سېلىپ چىقىشقا بەل باغلاپ، سەئۇدى ئەرەبىستانىدىكى ئۇيغۇرلارنىڭ ياردەم قىلىشىنى سورىغان، نەتىجىدە، مەدىنىدىكى خوتەن رىبات 2005 ـ يىلى سەئۇدى ئەرەبىستانىدىكى ئۇيغۇرلارنىڭ ياردىمى بىلەن 6 قەۋەتلىك قىلىپ، يېڭى زامانغا لايىق شەكىلدە قايتىدىن بىنا قىلىنغان. پۈتۈپ چىقىشىغا 2 مىليون سەئۇدى ئەرەبىستانى رىيالى تەخمىنە 550 مىڭ ئامېرىكا دوللىرى كەتكەن.

### 1642. سۇئال: مەككە مۇكەررەمە شەھىرىدىكى ياقۇب بەدەۋلەت ۋەقپى

مۇندىن تەخمىنەن 150 يىل ئىلگىرى ئۇيغۇر ئېلىدە 14 يىل ھاكىمىيەت يۈرگۈزگەن پەرغانىلىك ياقۇپ بېگ بەدەۋلەت سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ مەككە مۇكەررەمە شەھىرىدە مەسجىد

ھەرەمنىڭ يېنىدا، ئۇيغۇر ئېلىدىن ھەج ۋە ئۆمرىگە كېلىدىغانلارنىڭ يېتىپ قوپۇشى ئۈچۈن ۋەقىپ تەسىس قىلدۇرغان ئىكەن. كېيىنكى ۋاقىتلاردا بۇ ۋەقىپنىڭ ئورنىلا ساقلىنىپ قالغان بولۇپ، كېيىنچە مەلۇم بىر شىركەت ۋەقىپنىڭ ئورنىغا مېھمان كۈتۈش سېلىپ مەلۇم مۇددەت پايدىلانغاندىن كېيىن قايتۇرۇپ بېرىشكە كېلىشىپ، ئورنىغا ھەشەمەتلىك مېھمان كۈتۈش سالغان. 2002 ـ يىللىرى ھەرەمنىڭ ئەتراپىنى كېڭەيتىش پىلانى بىلەن بۇ مېھمان كۈتۈش يىقىتىپ تاشلىنىپ ئورنىغا ھۆكۈمەت كۆپ مىقداردا پۇل بەرگەن. بۇ ۋەقىپكە مەسئۇل بولغانلار ھۆكۈمەت بەرگەن مەزكۇر پۇلنىڭ بىر قىسمىغا مەككىنىڭ داۋار كۇدەي دېگەن يېرىدىن 6 قەۋەتلىك بىر بىنانى سېتىپ ئالغان. ھازىر بۇ ۋەقىپنىڭ بىرى ئۇيغۇر، يەنە بىرى ئۆزبېك ئىككى مەسئۇلى بار.

**1643ـ سۇئال: جىددە شەھىرىدىكى ياقۇپ بەدەۋلەت ۋەقپى**

ياقۇب بەدەۋلەت سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ پورت شەھىرى جىددە شەھىرىدىمۇ شۇنداق ۋەقىپ تەسىس قىلدۇرغان ئىكەن. مەككە ۋە مەدىنە شەھەرلىرىدە ئۇيغۇر ئېلىدىكى ھەر بىر شەھەرنىڭ نامىدا ۋەقىپ بىنالىرى بولغان بولسىمۇ، جىددە شەھرىدە بىرلا ياقۇپ بەك ۋەقىپسىدىن باشقا بىرمۇ ۋەقىپ يوق ئىكەن. جىددە شەھرىدە يەرلىشىپ قالغان ئۇيغۇرلارنىڭ پىشقەدەملىرىدىن ئابدۇلھەمىد ھاجىمنىڭ ئېيتىپ بېرىشىچە، جىددە شەھرىدىكى ياقۇپ بەك ۋەقپى ئۆتمۈشلەردە ئۇيغۇر ئېلىدىن ھەجگە كەلگۈچىلەرنىڭ مەككە مۇكەررەمە ۋە مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھەرلىرىگە ئۆتۈشتىن بۇرۇن پاناھلىنىشى ئۈچۈن تولىمۇ ئەھمىيەتلىك ئورۇن تۇتقان ئىكەن. ئۆتمۈشلەردە جىددە شەھرىدىكى ياقۇپ بەدەۋلەت ۋەقپىگە يېڭىسارلىق ئابدۇللا بۇخارى دېگەن كىشى مەسئۇل ئىكەن. ئۇ زامانلاردا ھەجگە كېلىدىغانلار ئاساسەن پاراخوت بىلەن جىددىگە كېلىپ، ئاندىن مەككىگە كىرەتتىكەن. ئابدۇللا بۇخارى ھەر يىلى جىددە شەھرىدىكى دېڭىز بويىغا چىقىپ پاراخوت بىلەن كەلگەن ئۇيغۇر ھاجىلارنى كۈتۈۋېلىپ ياقۇپ بەك ۋەقپىسگە چۈشۈرەتتىكەن. ئۇيغۇر ئېلىدىن چەتئەللەرگە چىقىش يولى ئېتىلگەندىن كېيىن، بۇ ۋەقىپكە چۈشۈش ئۈچۈن ئادەم كەلمىگەنلىكتىن، ئۇزۇن زامان پەرۋىشسىز تاشلىنىپ قېلىش سەۋەبى بىلەن مەزكۇر ۋەقىپ بىناسى ھۆكۈمەتنىڭ ۋەقىپلىرىگە قوشۇۋېتىلگەن ئىكەن.

يېقىنقى يىللاردىن بىرى ئۇيغۇرلار بىرلىشىپ بۇ ۋەقپىنى ھۆكۈمەتنىڭ قولىدىن قايتۇرۇپ ئېلىشنى قارار قىلىپ، بۇ ئىشنىڭ ئارقىسىدىن مېڭىشقان بولۇپ، رەسمىيەت بويىچە سەئۇدى ئەرەبىستانىنىڭ ھەرقايسى شەھەرلىرىدىكى ئۇيغۇرلار شۇ كىشىنىڭ ۋەقپىنى قايتۇرۇپ ئېلىشنى ماقۇل كۆرگەنلىكىنى بىلدۇرۇپ مەھكىمىدىن ۋاكالەتنامە چىقىرىشى لازىم كېلەتتىكەن، ئۇيغۇرلار ئۆز ئارىسىدا بىرەر ئىتتىپاقسىزلىق كېلەلمىگەنلىكى سەۋەبلىك بۇ ئىشمۇ ئەمەلگە ئاشمىغان ئىكەن، بۇ ۋەقپىنىڭ ئورنىغا بىرلىرى 4قەۋەتلىك بىنا سېلىۋالغان بولۇپ، ئون يىلدىن كېيىن ھۆكۈمەت ۋەقپىسگە قايتۇرۇپ بېرىدىكەن. ۋەقپىنىڭ ئورنى جىددە شەھرىنىڭ يەرزىمىن ئەڭ قىممەت بولغان « خاسكىيە »دېگەن يېرىگە جايلاشقان ئىكەن. بۇ ۋەقپىنىڭ ئورنى ھازىرقى كۈندە ئاز دېگەندە 5 مىليون ئامېرىكا دوللىرىغا يارايدىكەن، ھازىر بۇ ۋەقپىنىڭ ئورنىغا سېلىنغان ماگىزىن ۋە ئائىلە قۇرۇلىرىدىن كىرىدىغان يىللىق كىرىم 500 مىڭ رىيال تەخمىنەن 130 مىڭ دوللارغا يېتىدىكەن.

**1644ـ سۇئال: مەدىنە مۇنەۋۋە شەھرىدىكى قەشقەر ۋەقپى**

مەدىنە شەھرىدىكى قەشقەر ۋەقپى ھازىر ئەۋلاد ۋەقپى سۈپىتىدە كىراغا قويۇلماقتا. 2007 ـ يىلى ئىيۇل ئېيىدا بىز مەدىنىدىكى خوتەن ۋەقپىنىڭ مەسئۇلى ئابدۇللا دۆلەت ئىككىمىز قەشقەر ۋەقپىنىڭ مەسئۇلى ئابدۇلمەجىد سادىق ئابادى دېگەن كىشى بىلەن سۆھبەت ئۆتكۈزگىنىمىزدە بو كىشى مەدىنىدە قەشقەر ۋەقپى دەيدىغان بىر ۋەقپ يوق، بۇ بىزنىڭ ھاماماچىمىز ئەۋلادلىرى ئۈچۈن ئاتىۋەتكەن ئەۋلاد ۋەقپى دېگەن ئىدى. ئابدۇللا دۆلەتنىڭ ئېيتىشىچە، ئابدۇلمەجىد ھاجىمنىڭ بۇ ۋەقپىنىڭ ئىگىلىرى بىلەن ھېچقانداق ئۇرۇقتۇغقانلىق مۇناسىۋىتى يوق ئىكەن. ھازىر ھېچقانداق ئۇيغۇر بۇ ۋەقپتىن پايدىلانمايدىكەن. مەدىنىدە قەشقەر ۋەقپىگە ئائىت ئىككى چوڭ بىنا بولۇپ، بىرىگە ھازىر ئابدۇلمەجىد سادىق ئابادىنىڭ ئەۋلادلىرى يەنە بىرىگە باشقا بىرسى ئىگىدارچىلىق قىلىپ كەلمەكتە ئىكەن.

مەككە مۇكەررەمە شەھرىدە مەسجىدى ھەرەمگە ئەڭ يېقىن بولغان ئەجياد كوچىسىنىڭ مەسافى مەھەللىسىدە قەشقەرلىك ھاجىلار تەرىپىدىن تەسىس قىلىنغان بىر قەدىمي ۋەقىپ بولۇپ، بىر قانچە يىلدىن بىرى تاقىلىپ قالغان.

**1645ـ سۇئال: مەككە مۇكەررەمە شەھرىدىكى ئاتۇش رىبات**

مەككىدىكى ئاتۇشلۇق ئۇيغۇرلارنىڭ پىشقەدەملىرىدىن مەرھۇم ئابدۇلئەزىز يۇنۇس ھاجىمنىڭ ئېيتىپ بېرىشىچە، 1930 ـ يىللىرى ئاستىن ئاتۇشلۇق سودىگەر ئابدۇراھمان تاش دېگەن كىشى سودا ئىشلىرى ئۈچۈن ئۇرۇمچى تەرەپكە كېتىۋاتقىنىدا، ئاقسۇدا بىر دەڭدە ھەج سەپىرى ئۈچۈن تەييارلىنىۋاتقان كۇچارلىق تەقۋادار بىر كىشى بىلەن ئۇچرىشىپ قېلىپ، ئۇ كىشىگە مەن ساۋابلىق ئۈچۈن مەككىدىن بىر ۋەقىپ ئۆيى ئېلىپ قويۇشقا بىر مىقداردا پۇل توپلىغانتىم. ياشىنىپ قالغانلىقىم سەۋەبلىك بارالمايدىغان ئوخشايمەن. بۇ پۇلنى سىلىگە بەرسەم، ئۇنى مەككىدە بېرەر ئاتۇشلۇققا بېرىپ قويسىلا، ئۇنىڭغا ئاتۇشلۇق ھاجىلار ئۈچۈن بېرەر بىنا ئېلىپ قويغان بولسا دەپ ئۆتۈنۈپ پۇلنى تاپشۇرغان ئىكەن. ئابدۇراھمان ھاجىمنىڭ شۇ ۋاقىتتىكى پۇلغا مەككىنىڭ مەسفەلە ماجىد مەھەللىسىدە كونا ئاتۇش رىبات سېتىپ ئېلىنغان ئىكەن. 1987 ـ يىلى سەئۇدى ئەرەبىستان ھۆكۈمىتى ئورنىغا يول ۋە كۆۋرۈك سېلىش زۆرۈرىيىتى بىلەن بۇ رىباتنى يىقىتىپ تاشلاپ ئۇنىڭ بەدىلىگە بىر مىليون ئامېرىكا دوللىرىدىن كۆپرەك پۇل بەرگەن ئىكەن. 1988ـ يىلى مەككىدىكى ئۇيغۇرلاردىن ئابدۇلئەزىز ھاجىم بىلەن قاسىمجان ھاجىملار باشچىلىقىدا ئىئانە توپلىنىپ 600000 رىيال 160 مىڭ 2695 دوللارغا يېقىن پۇل يىغىش قىلىشقان ۋە ئۇنى ھۆكۈمەت بەرگەن پۇلغا قوشۇپ، ھازىرقى ئاتۇش رىباتنى سېتىپ ئالغان ئىكەن. 2010ـ يىلى بۇ رىباتنىڭ ئورنى بىر شىركەتكە 18 يىللىق مۇددەتلىك پايدىلىنىشقا بېرىلگەن. شىركەت بۇ رىباتنىڭ ئورنىغا 24 قەۋەتلىك مېھمان كۈتۈش سېلىپ كېلىشكەن مۇددەت ئىچىدە پايدىلىنىپ بولغاندىن كېيىن، ئاتۇش ۋەقپىنىڭ مەسئۇللىرىغا قايتۇرۇپ بېرىدىكەن ۋە ھازىرمۇ ھەر يىلى بىر مىليون 600 مىڭ رىيال پۇل تۆلەپ تۇرىدىكەن.

**1646ـ سۇئال: مەككە مۇكەررەمە شەھرىدىكى خوتەن رىبات**

مەككە مۇكەررەمە شەھرىدىكى خوتەن رىبات 1904 ـ يىللىرى خوتەنلىك ئابدۇقادىر ھاجىم دېگەن كىشى تەرىپىدىن ۋەقىپ قىلىنغان ئىكەن. بۇ رىبات تەسىس قىلىنغان ۋاقىتىدىن باشلاپ تاكى 1980 ـ يىللىرىدا ئۇيغۇر ئېلىدىن چەتئەللەرگە چىقىش يولى ئېچىلغانغا قەدەر

مەككىدىكى خوتەنلىك ئاجىز ئورۇقلارنىڭ يېتىپ قوپۇش ئورنى بولۇپ كەلگەن ئىكەن. ئۇيغۇر ئېلىدىن هاجىلار كېلىشكە باشلىغاندىن بېرى، ئۇيغۇر هاجىلارنىڭ رامىزان ۋە هەج مەزگىللىرىدە بىردىنبىر يېتىپ قوپۇش ئورنىغا ئايلانغان. بۇ رىباتنىڭ باشقا ئۇيغۇر رىباتلىرىغا نىسبەتەن ئەڭ چوڭ ئالاھىدىلىكلىرىدىن بىرى، ئۇنىڭ مەسجىدى ھەرەمگە ئەڭ يېقىن بولغانلىقى ئىكەن. مەسجىدى ھەرەمنى كېڭەيتىش زۆرۈرىيىتى سەۋەبلىك بۇ رىبات 2004- يىلى سەئۇدى ئەرەبىستان ھۆكۈمىتى تەرىپىدىن يىقىۋېتىلگەن ۋە بەدىلىگە 7 مىليون سەئۇدى ئەرەبىستان رىيالى تەخمىنەن 2 مىليونغا يېقىن ئامېرىكا دوللىرى بېرىلگەن ئىكەن. خوتەن رىباتقا ئائىت بۇ مەبلەغ مەسجىدى ھەرەمنىڭ ئەتراپىدا قۇرۇلۇشقا باشلىغان « جەبەل ئۆمەر » شىركىتىنىڭ ھەسسىدارلىقىغا قوشۇۋېتىلگەن بولۇپ، يېقىندا مەزكۇر مەبلەغنى ئىشلىتىپ خوتەن رىبات ئۈچۈن مەككە شەھىرى ئىچىدىن يېڭى بىنا سېتىۋېلىش تىرىشچانلىقى داۋام قىلماقتا ئىكەن. مەككىدىكى خوتەن ۋەقپىنىڭ ھازىرقى مەسئۇلى 1945 - يىلى گومىنداڭچىلار تەرىپىدىن شېھىد قىلىنغان ئىنقىلابىي شائىر بىلال ئەزىزىينىڭ ئىنىسى شەمسىددىن قارىھاجىمنىڭ چوڭ ئوغلى مۇھەممەد نۇر دېگەن كىشىدۇر.

**1647- سۇئال: مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىدىكى كېرىيە ۋەقپى**

مۇندىن 100 يىلدىن كۆپرەك ۋاقىت ئىلگىرى كېرىيىدىن ھەرەمگە كەلگەن بىر ساخاۋەتچى مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىدە كېرىيىلىكلەرگە ئاتاپ بىر ۋەقىپ تەسىس قىلغان ئىكەن. كېيىنچە بۇ ۋەقپىنى باشقۇرىدىغانلار ئالەمدىن ئۆتكەندىن كېيىن، بۇ ۋەقىپ ئىگىسىز قالغانلىقتىن ھۆكۈمەت بەيتۇل مال ھۆكۈمەت باشقۇرىدىغان ۋەقىپلەر قاتارىغا ئۆتكۈزىۋالغان ئىكەن. ئۆتكەن ئەسىرنىڭ ئوتتۇرىلىرىدا ھىندىستاندىكى ئوقۇشنى پۈتتۈرگەن كېرىيە جايلىق ئوسمان مەۋلىۋى مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىگە كېلىپ، ھۆكۈمەتكە ئەرز سۇنۇش ئارقىلىق مىڭ جاپادا بۇ ۋەقپىنى قايتۇرۇپ ئالغان ۋە 1991 - يىلى ۋاپات بولغىنىغا قەدەر ئۆزى باشقۇرۇپ، كېرىيىدىن ھەج ۋە ئۆمرىگە كەلگەنلەرنى قارشى ئېلىپ، مېھمان قىلىپ خىزمەت قىلغان ئىدى. ئوسمان مەۋلىۋىنىڭ ۋاپاتىدىن ھازىرغىچە بۇ ۋەقىپكە كېرىيە كۆكيارلىق مۇھەممەد قارىھاجىمنىڭ ئوغلى ئۆمەر مەسئۇل بولۇپ كەلمەكتە. مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىدىكى كېرىيە ۋەقپىنىڭ ئورنى شۇ زاماندىكى مەسجىد نەبەۋىنىڭ يېنىدا بولۇپ، 1990- يىللىرى مەسجىد نەبەۋىنى كېڭەيتىشتە كېرىيە ۋەقپى چېقىلىپ كېتىپ، ۋەقپىنىڭ ئورنىغا ھۆكۈمەت كۆپ مىقداردا پۇل بەرگەن. شۇ ۋاقىتتا كېرىيىلىكلەر بۇ پۇلدىن ئىشلىتىپ، مەدىنە مۇنەۋۋەرە شەھىرىنىڭ قۇربان نازىل كوچىسىدىن ئىككى چوڭ بىنا سېتىپ ئالغان ئىدى. ھازىر بۇ ئىككى بىناغا چۈشىدىغان كېرىيىلىكلەر بولمىغانلىقتىن، بۇ ئىككىسى مېھمان كۈتۈش ئورنىدا ئىشلىتىپ كېلىنمەكتە.

**1648- سۇئال: مەككە مۇكەررەمە شەھىرىدىكى كېرىيە ۋەقپى**

كېرىيىلىك مەشھۇر ئالىم مەرھۇم ئابدۇلھەيخان ھاجىمنىڭ ئاتىسى ئۇبۇلھەسەن ھاجىم ئۆتكەن ئەسىرنىڭ باشلىرىدا، مەككە مۇكەررەمە شەھىرىگە كېلىپ، كېرىيىلىك ھاجىلارنىڭ يېتىپ قوپۇشى ئۈچۈن مەككىنىڭ مەسجىد ھەرەمگە ئەڭ يېقىن بولغان يېرىدىن ئىككى قەۋەتلىك بىر ئۆينى ئېلىپ ۋەقىپ قىلغان ئىكەن. كېيىنچە، مەسجىد ھەرەمنى كېڭەيتىشتە بۇ ۋەقىپ ئۆي چېقىلىپ كېتىپ، ھۆكۈمەت ئورنىغا كۆپ مىقداردا پۇل بەرگەن بولۇپ، بۇ پۇلنى ئۇلار مەككە ئەتراپىدا قۇرۇلۇش سېلىۋاتقان مەلۇم بىر قۇرۇلۇش شىركىتىنىڭ ھەسسىدارلىقىغا

قوشقان. كېرىيلىكلەر 1999ـ يىللىرىدا ھەسسىدارلىققا قوشقان پۇلنىڭ پايدىسىغا مەككىنىڭ مەسفەلە دېگەن يېرىدىن 5 قەۋەتلىك كىچىكرەك بىر بىنانى سېتىپ ئالغان. شۇ ۋاقىتتىن بىرى كېرىيلىك ھاجىلار شۇ بىناغا چۈشىدىغان بولغان. مەككىدىكى كېرىيە ۋەقپىنىڭ ھازىرقى مەسئۇلى كېرىيلىك تۇرسۇن ھاجىمنىڭ ئوغلى مۇھەممەد ئەمىن ھاجىم دېگەن كىشىدۇر.

### 1649ـ سوئال: ئۇيغۇرلار ۋەقپىلەردىن پايدىلانامدۇ

ھازىر ئۇيغۇرلاردىن ئۆز ئالدىغا ھەجگە مىڭگە كېلىدىغانلارنىڭ سانى ئىنتايىن ئازىيىپ كەتكەنلىكى، ئانا ۋەتەندە تەشكىللەنگەن مەخسۇس ئۆمەك بىلەن كەلگەنلەرنىڭ ئۆمەك تەرەپتىن تەييارلانغان مېھمانخانىلارغا چۈشكەنلىكى سەۋەبلىك ئۇلار مەككە ۋە مەدىنە شەھەرلىرىدىكى ئۇيغۇر ۋەقپىلىرىدىن پايدىلانمايۋاتماقتا. بۇ سەۋەبتىن مەزكۇر ۋەقپىلەرنىڭ ھەممىسى دېگۈدەك باشقا مىللەتلەرگە كىراغا قويۇلماقتا.

## يەتتىنچى باپ. سوۋغا قىلىشنىڭ بايانى

### 1650ـ سوئال: سوغات ئۇقۇمى

سوۋغا قىلىشتىن بىر نەرسىنى ئۇنىڭ بەدىلىنى ئېلىشنى مەقسەت قىلماستىن باشقىلارغا سوۋغا قىلىپ بېرىش مەقسەت قىلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن شەرىئەت ئالىملىرى سوۋغا قىلىش دېگەن سۆزگە سوۋغا قىلىش بىر نەرسىنى بەدەلسىز بېرىش دېگەن ئۇقۇمنى بەرگەن. بۇ ئەمەلىيەتتە مەۋجۇت بىر نەرسىنى سوۋغا قىلىشنى ۋە بىر ئادەمنىڭ ئۈستىدىكى قەرزنى ئۇنىڭغا سوۋغا قىلىۋېتىشنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ماھىيەتتە بىر نەرسىنى سوۋغات قىلىش بىلەن ئۇنى ھەدىيە قىلىشنىڭ ئارىسىدا ھېچقانداق پەرق يوق. چۈنكى ھەدىيەمۇ ئۇنى قايتۇرۇپ ئالماسلىق ۋە بەدەلسىز شەرتى بىلەن بېرىلىدۇ.

### 1651ـ سوئال: سوۋغىنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى

سوۋغا سالام بېرىش پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام ئۆزىدە ئۆزلەشتۈرگەن ئېسىل ئەخلاقلاردىندۇر.

ئائىشە رەزىيەللاھۇ ئەنھا مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ھەدىيەنى قوبۇل قىلاتتى ۋە ئۆزىمۇ ئۇنىڭ بەدىلىگە مۇۋاپىق شەكىلدە ھەدىيە بېرەتتى. (بۇخارى: 2585)

سوۋغا سالام ئېلىپ كەلگەن ئادەمگە، ئەڭ ئاز بولغاندا، سوۋغا سالام ئۈچۈن ئېلىپ كەلگەن نەرسىنىڭ پۇلىغا ئۇدۇل كېلىدىغان بىر نەرسە بېرىش لازىم. سوۋغا سالام ئېلىپ كەلگەن ئادەمگە ئۇنىڭ بەدىلىگە بىر نەرسە بېرىش سۈننەتتۇر. ئەگەر سوۋغا سالام ئېلىپ كەلگەن ئادەمگە بىر نەرسە بېرىشكە ئىمكانىيىتى يەتمىسە، ئۇ ئادەمگە كۆپ رەھمەت ئېيتىش ۋە ئۇنىڭ پايدىسى ئۈچۈن دۇئا قىلىپ قويۇش لازىم.

پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام سوۋغا سالاملارنىڭ كىشىلەرنىڭ كۆڭلىدە ياخشى تەسىراتلارنى قالدۇرىدىغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: قول ئېلىشىپ كۆرۈشۈڭلار، ئاداۋەت كېتىدۇ. (بىر بىرىڭلارغا) سوۋغات بېرىڭلار، (شۇنداق قىلساڭلار) بىر ـ بىرىڭلارنى ياخشى كۆرۈشىسىلەر، ئاراڭلاردىكى ئاداۋەت يوقىلىدۇ. (مالىك: 1685)

ھەدىيە ياكى سوۋغات قىلىنغان نەرسە قانچىلىك ئاددىي بولسا بولسۇن ئۇنى قوبۇل قىلىش سۈننەتتۇر. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: پاچاق چاغلىق نەرسە ھەدىيە بېرىلسىمۇ، ئەلۋەتتە قوبۇل قىلىمەن، چاقىرغان يەرگە ئەلۋەتتە بارىمەن. (تىرمىزى:

(1338

**1652ـ سۇئال: سوۋغا قىلىنغان نەرسىنىڭ توغرا سوۋغا سالام بولۇشىنىڭ شەرتلىرى**

1. سوۋغات سالام قىلغان ئادەم ئەقلى هۇشى جايىدا، بالاغەتكە يەتكەن ۋە هۆر ئادەم بولۇشى لازىم.

2. سوۋغا قىلىنغان نەرسە، سوۋغا قىلىنغان ئادەم ئۇنى قولىغا تاپشۇرۇپ ئالالايدىغان شەكىلدە سوۋغات قىلىنىشى لازىم.

3. سوۋغا قىلىنغان نەرسە چەك چېگرىسى ئايرىلغان، باشقا نەرسە بىلەن ئورتاق بولمىغان نەرسە بولۇشى ۋە باشقىلار ئىشلىتىۋاتقان نەرسە بولماسلىقى لازىم.

**1653ـ سۇئال: بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىغا قىلىنغان سوۋغا سالامنىڭ بايانى**

بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىغا ئىگىدارچىلىق قىلىدىغان بىر ئادەمنىڭ، ئۇ بالىغا بىر نەرسىنى ئەگەر ئۇ مەلۇم بىر نەرسە بولسا سوۋغا قىلىش ئىشى ئىككىسىنىڭ ئارىسىدا مەن بۇ نەرسىنى ساڭا سوۋغا قىلدىم، دىگەنگە ئوخشاش سۆز ئارقىلىق پۈتۈشۈش بىلەنلا تاماملىنىدۇ. بۇ سوۋغا سالام، ئۇ نەرسە مەيلى شۇ ئادەمنىڭ قولىدا بولسۇن مەيلى باشقا بىرسىگە ئامانەت قويۇپ قويۇلغان بولسۇن، مەيلى باشقا بىرسى ئۆتىنىگە سوراپ ئېلىپ چىقىپ كەتكەن بولسۇن توغرا شەكىلدە تاماملانغان بولىدۇ.

بىر كىچىك بالىغا سوۋغا قىلىنغان نەرسىنى تاپشۇرۇۋېلىش هوقۇقىغا ئىگە كىشىلەر بولسا، دادا، ئۇنىڭدىن قالسا ئۇنىڭ ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا تاللانغان ئادەم، ئۇنىڭدىن قالسا چوڭ دادا، ئۇنىڭدىن قالسا چوڭ دادىنىڭ مەزكۇر ۋەسىيەتلىرىنى ئورۇنلاشقا تاللانغان ئادەم، ئۇنىڭدىن قالسا قازى، ئۇنىڭدىن قالسا قازىنىڭ ۋەسىيەتلىرنى ئورۇنلاشقا تاللانغان ئادەملەردۇر.

بالاغەتكە يەتمىگەن كىچىك بالىنىڭ ئۆزىگە قىلىنغان سوۋغىنى قوبۇل قىلماي رەد قىلىش هوقۇقىمۇ بار. ئەمما كىچىك بالىغا قىلىنغان سوۋغىنى، ئۇنىڭغا قىلىنغان سوۋغىنى تاپشۇرۇۋېلىش هوقۇقىغا ئىگە كىشىلەرنىڭ قوبۇل قىلماي رەد قىلىۋېتىشى ئېتىبارغا ئېلىنمايدۇ. شۇڭا ئۇ سوۋغىنى، كىچىك بالىغا قىلىنغان سوۋغىنى تاپشۇرۇۋېلىش هوقۇقىغا ئىگە كىشىلەر قوبۇل قىلماي رەد قىلىۋېتىپ بولغاندىن كېيىنمۇ كىچىك بالىنىڭ قوبۇل قىلىشى توغرىدۇر.

كىچىك بالىغا سوۋغا قىلىنغان نەرسىلەردىن ئۇ بالىنىڭ ئاتا ئانىلىرى يېسىمۇ بولىدۇ. بىر ئادەم ساق ۋاقتىدا مال مۈلكىنىڭ هەممىسىنى بالىسىغا سوۋغا قىلىۋەتسە، ئۇنىڭ قىلغان بۇ ئىشى توغرا بولىدۇ. لېكىن ئۇ ئادەم ئۇنداق قىلىش بىلەن گۇناهكار بولىدۇ.

**1654ـ سۇئال: سوۋغا بىلەن پارا بېرىشنىڭ پەرقى**

پارا بولسا، بەدىلىگە بىر نەرسە بېرىلمەي ئېلىنغان ۋە ئالغۇچى ئەيىبلىنىدىغان بىر نەرسىدۇر. ئەگەر سوۋغا سالام پارا بېرىش مەقسىتىدە قىلىنغان بولسا، ئۇنى قايتۇرۇۋېتىش ۋە ئۇنى ئېلىشتىن ساقلىنىش لازىم. چۈنكى ئاللاه تائالا مۇنداق دىدى: بىر ـ بىرىڭلارنىڭ ماللىرىنى ناهەق يەۋالماڭلار، بىلىپ تۇرۇپ كىشىلەرنىڭ بىر قىسىم ماللىرىنى زۇلۇم بىلەن يەۋېلىش ئۈچۈن هاكىملارغا پارا بەرمەڭلار.[سۈرە بەقەرەـ188]

ئەبۇ هۇمەيد سائىدى رەزىيەللاهۇ ئەنهۇ مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەم ئىبنى ئۇتەبىيىەنى بەنى سۇلەيم قەبىلىسىگە زاكات يىغىش ئۈچۈن ئەۋەتكەنىدى. ئۇ قايتىپ كەلگەندە، پەيغەمبەر سەللەللاهۇ ئەلەيهى ۋەسەللەمگە هېساب بېرىپ: بۇلار سىلەرگە

تېگىشلىك بولغىنى. ماۋۇ ماڭا ھەدىيە قىلىندى، دېدى. پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: ئەگەر سەن راستچىل بولساڭ، ئاتا ـ ئاناڭنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باققىن، ساڭا ھەدىيە كېلەمدىكىن؟ دېدى. ئاندىن ئورنىدىن تۇرۇپ، اللە تائالاغا ھەمدۇسانا ئېيتقاندىن كېيىن، جامائەتكە: ئاراڭلاردىن بىر قىسىم كىشىلەرنى اللە ماڭا پەرز قىلغان ئىش (زاكات) ئۈچۈن ئەۋەتسەم، بەزىلىرى قايتىپ كېلىپ: بۇلار سىلەرگە تېگىشلىك بولغىنى. ماۋۇ ماڭا ھەدىيە قىلىندى، دەيدۇ. ئەگەر ئۇ راستچىل بولسا، ئاتىسىنىڭ ياكى ئانىسىنىڭ ئۆيىدە ئولتۇرۇپ باقسۇن، ئۇنىڭغا ھەدىيە كېلەمدىكىن؟ اللە تائالانىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلىمەنكى، كىمكى ھەققى بولمىغان نەرسىنى ئۆزىنىڭ قىلىۋالسا، قىيامەت كۈنى، اللەنىڭ دەرگاھىدا توپلانغاندا، ئۇنى گەدىنىگە يۈدۈپ كېلىدۇ. بىلىپ قويۇڭلاركى، ئۇنداق كىشى اللەنىڭ دەرگاھىغا كەلگەندە، مەن ئۇنى چوقۇم تونۇۋالىمەن. چۈنكى، ئۇنىڭ ئېلىۋالغان نەرسىسى تۆگە بولسا بوزلايدۇ، كالا بولسا مۆرەيدۇ، قوي بولسا مەرەيدۇ، دەپ خىتاب قىلدى. ئاندىن قولىنى قولتۇقى كۆرۈنۈپ قالغۇدەك دەرىجىدە يۇقىرى كۆتۈرۈپ: ئى اللە! يەتكۈزدىممۇ؟ دېدى. (بۇخارى: 7197)

**1655ـ سۇئال: بىرىلىشى توغرا بولغان سوۋغا سالام**

بىر ئادەمگە بىر نەرسە سوۋغا سالام قىلغان ئادەم ياكى ئۇ نەرسە سوۋغا قىلىنغان ئادەمنىڭ دوستلىقىنى ياكى ئۇنىڭ ياردىمىنى ياكى ئۇنىڭ مال مۈلكىنى يەنى سوۋغا قىلىنغان ئادەمنىڭمۇ ئۇنىڭغا بىر نەرسە سوۋغا قىلىشىنى مەقسەت قىلىدۇ. بىر ئادەمگە ئۇنىڭ دوستلىقىنى مەقسەت قىلىپ سوۋغا سالام بىرىش باشقا مەقسەتلەرنى كۆزدە تۇتۇپ سوۋغا سالام بەرگەنگە قارىغاندا ياخشىدۇر. سوۋغا سالام بېرىلگەن ئادەمنىڭ مال مۈلكىنى يەنى سوۋغا قىلىنغان ئادەمنىڭمۇ ئۇنىڭغا بىر نەرسە سوۋغا قىلىشىنى مەقسەت قىلىپ بىر نەرسە سوۋغا قىلىشمۇ توغرىدۇر. بىر ئادەم بىر نەرسىنىڭ ئۆزىگە سوۋغا قىلىنىشقا مۇھتاج بولسا، ئۇنداق ئادەمگە بىر نەرسە سوۋغا قىلىش مۇستەھەپتۇر. ئەمما بىر ئادەمگە ياردىمىنى تەلەپ قىلىپ بىر نەرسە سوۋغا قىلىشقا كەلسەك، ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ ئەگەر ياردىمى تەلەپ قىلىنغان ئىش يامان بىر ئىش بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەمگە بىر نەرسە سوۋغا قىلىش ھالال ئەمەس. بۇ، پارا بىرىش ھىسابلىنىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى بىر قېرىندىشىغا مەلۇم بىر ئىشتا شاپائەت قىلغاندىن كېيىن، ئۇ قېرىندىشى ئۇنىڭغا بىرەر نەرسىنى ھەدىيە قىلسا ۋە ئۇ ئۇنىڭ ھەدىيەسىنى قوبۇل قىلسا، جازانىنىڭ ئەڭ چوڭ دەرۋازىسىدىن كىرگەن بولىدۇ. (ئەبۇ داۋۇد: 3541)

ئەگەر ئۇ ئىش، قىلسا ساۋاب بولىدىغان بىر ئىش بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەمگە بىر نەرسە سوۋغا قىلىش مۇستەھەپتۇر. ئەگەر ئۇ ئىش قىلسا خاتا بولمايدىغان بىر ئىش بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەمگە بىر نەرسە سوۋغا قىلىش توغرىدۇر. بۇ، ئەگەر سوۋغات بېرىلگەن ئادەم ھاكىمغا ئوخشاش ئەمەلدار بولمىسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. زۇلۇمنى توسۇپ قىلىش ياكى ئۆز ھەققىگە ئېرىشىش ئۈچۈن بىر ئادەمدىن ياردەم تەلەپ قىلىپ ئۇنىڭغا سوۋغا سالام بىرىش توغرىدۇر. لېكىن بۇ ھالدا ئۇ ئادەمنىڭ سوۋغا سالاملارنى ئالماسلىقى تېخىمۇ ياخشىدۇر. بۇ، ئەگەر سوۋغات بېرىلگەن ئادەم ئەمەلدار بولمىسا، ئەھۋال شۇنداق بولىدۇ. ئەگەر ئۇ ئادەم ئەمەلدار بولسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەمنىڭ سوۋغا ئېلىشى ھارامدۇر.

## 1656ـ سۇئال: سوۋغا سالامنى قايتۇرۇۋېلىشنىڭ بايانى

بىر ئادەمگە قىلىنغان سوۋغا سالامنى قايتۇرۇۋېلىش ھارامغا يېقىن مەكرۇھ بولسىمۇ، لېكىن ئۇنى قايتۇرۇۋېلىشتىن چەكلەيدىغان بىرەر ئامىل بولمىسا، ئۇنى سوۋغا قىلىنغان ئادەم قولىغا ئېلىپ بولغاندىن كېيىن قايتۇرۇۋېلىشمۇ توغرىدۇر. قىلىنغان سوۋغىنى قايتۇرۇۋېلىشنى چەكلەيدىغان ئامىللار تۆۋەندىكىلەردىن ئىبارەتتۇر.

1. سوۋغا قىلىنغان نەرسىنىڭ ئۆزىدە يۈزبەرگەن كۆپىيىش.

2. بىر نەرسە سوۋغا قىلىنغان ئادەم سوۋغا قىلىنغان نەرسىنى قولىغا تاپشۇرۇپ ئېلىپ بولغاندىن كېيىن ئىككى تەرەپنىڭ بىرىنىڭ ئۆلۈپ كېتىشى. ئەگەر ئىككى تەرەپنىڭ بىرى ئۆلۈپ كەتسە سوۋغا قىلىنغان نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىش توغرا ئەمەس.

3. سوۋغا قىلىنغان نەرسىنىڭ بەدىلىگە بىر نەرسە ئېلىش.

4. بىر نەرسە سوۋغا قىلىنغان ئادەمنىڭ ئۇ نەرسىنى باشقىلارغا سوۋغا قىلىۋەتكەنلىك سەۋەبى بىلەن بولسىمۇ ئۇنى قولىدىن چىقىرۋېتىشى.

5. بىر نەرسە سوۋغا قىلىشقان ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىدا ئۇ نەرسىنى سوۋغا قىلغان ۋاقتىدا ئەر خوتۇنلۇق مۇناسىۋەتنىڭ بولىشىمۇ سوۋغا قىلىنغان نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىشنى چەكلەيدۇ.

6. بىر نەرسە سوۋغا قىلىشقان ئىككى تەرەپنىڭ ئارىسىدا، بىر بىرى بىلەن ئېلىپ تېگىشىش توغرا بولمايدىغان دەرىجىدىكى يېقىن تۇغقانچىلىقنىڭ بولىشىمۇ سوۋغا قىلىنغان نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىشنى چەكلەيدۇ.

7. سوۋغا قىلىنغان نەرسىنىڭ يوق بولۇپ كېتىشى ياكى ئۇ نەرسىنى پۈتۈنلەي ئىشلىتىپ تۈگۈتىۋېتىش ئۇ نەرسىنى قايتۇرۇۋېلىشتىن چەكلەيدۇ.

## 1657ـ سۇئال: سوۋغا سالامدا شەرت قويۇشنىڭ بايانى

ئەگەر بىر ئادەمگە قىلىنغان سوۋغا سالام ئۇنىڭ بەدىلىگە مۇئەييەن بىر نەرسە بېرىش شەرتى بىلەن قىلىنغان بولسا، بۇ باشلىنىشتا سوۋغا سالام سۈپىتىدە باشلانغان، ئاياغلىشىشتا سودا سېتىق سۈپىتىدە ئاياغلاشقان سوۋغا سالام بولىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن بۇ سوۋغا سالامدا ھەر ئىككى تەرەپ بىر بىرىگە بېرىلمەكچى بولغان نەرسىنى شۇ مەيداننىڭ ئۆزىدە قولىغا تاپشۇرۇپ ئېلىشى شەرتتۇر. بۇ باشلىنىشتا سوۋغا سالام سۈپىتىدە باشلانغان، ئاياغلىشىشتا سودا سېتىق سۈپىتىدە ئاياغلاشقان سوۋغا سالام بولغانلىقى ئۈچۈن ئىككى نەرسىنىڭ ھەر ئىككىسىدە ياكى بىرىدە ئەيىب كۆرۈلسە، ئەيىب كۆرۈلگەن نەرسە قايتۇرۇپ بېرىلىدۇ. ھەر ئىككى تەرەپنىڭ قولىغا چۈشكەن نەرسىنى كۆرۈش ئىختىيارلىقى بولىدۇ ۋە سوۋغا سالام ئۈچۈن بېرىلگەن نەرسىگە ياكى ئۇنىڭ بەدىلى ئۈچۈن بېرىلگەن نەرسىگە قوشنا بولۇپ ئولتۇرغان ئادەم، ئۇ نەرسىگە قوشنا بولۇپ ئولتۇرغانلىق سۈپىتى بىلەن ئەگەر ئۇ نەرسىنى ئۆزى ئېلىشنى خالىسا ئۇنى ئالالايدۇ.

بىر كىشى بىر ئادەمگە بۇ قورۇ سەن ئۆلگەنگە قەدەر سېنىڭ بولسۇن، سەن ئۆلگەندىن كېيىن ماڭا قايتۇرۇپ بېرىلسۇن، دىگەنگە ئوخشاش بىر نەرسىنى شەرت قويۇپ ئىككىنچى بىر ئادەمگە ئۇنىڭ پەقەت ئۆمۈر بويى ئىشلىتىۋېلىشى ئۈچۈن سوۋغا قىلغان بولسا، ئۇ نەرسە دەسلەپتە سوۋغا قىلىنغان ئۇ ئادەمگە، ئۇ ئادەم ئۆلگەندىن كېيىن ئۇنىڭ مىراسخورلىرىغا تەۋە بولىدۇ.

# سەككىزىنچى باپ. ئامانەت (ساقلاپ بېرىش)، كېپىل بولۇش، ۋەكىل بولۇش قاتارلىقلارنىڭ بايانى

### 1658ـ سوئال: ئامانەت قويۇش ئۆلچىمى

نەرسىنى ساقلاپ بېرىشكە قويۇشتىن بىر نەرسىنى ئىشەنچلىك ئادەمنىڭ يېنىدا قويۇپ قويۇش ياكى باشقا بىرسىنى ئۇچۇق ئاشكارا ياكى يوشۇرۇن سۆز بىلەن ئۆزىنىڭ مال مۈلكىدىن خەۋەر ئېلىشقا تەيىن قىلىش كۆزدە تۇتۇلىدۇ. ھەممە ئادەمگە مەلۇم بولغىنىدەك ئامانەت دىگەن قەستەنلىك بولماي يوقۇپ كەتكەن ۋە شۇنىڭ ئۈچۈن تۆلەش لازىم بولمايدىغان بارلىق نەرسىلەر ئۈچۈن ئومۇمىي بىر ئىسىمدۇر. شۇنىڭ ئۈچۈن ئامانەت دىگەن سۆز، ئۆتنىگە ئېلىپ يوقۇپ كېتىپ، ئىجارىگە قويۇپ ئىجارىكەشنىڭ قولىدا يوقۇپ كېتىپ ۋە بىرسىنىڭ ئىشلىتىشى ئۈچۈن ۋەسىيەت قىلىنىپ ۋەسىيەت قىلىنغۇچىنىڭ قولىدا يوقۇپ كېتىپ تۆلەش لازىم بولمايدىغان ھەممە نەرسىلەرنى ئۆز ئىچىگە ئالىدۇ. ئەمما بىر نەرسىنى باشقا بىرسىگە ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن قويۇپ قويۇلغان مەسىلىگە كەلسەك بۇ، نەرسىنىڭ ئىگىسىنىڭ قارشى تەرەپكە سۆز ياكى ھەرىكەت ئارقىلىق مېنىڭ بۇ نەرسەمنى ساقلاپ بېرەمسەن دېيىشى، قارشى تەرەپنىڭمۇ سۆز ياكى ھەرىكەت ئارقىلىق ئۇنىڭغا ئۆزىنىڭ ئۇ نەرسىنى ساقلاپ بېرىشكە قوشۇلغانلىقىنى ئىپادىلىشى ئارقىلىق تاماملانغان ئامانەت ھېسابلىنىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئامانەت ھېسابلىنىدىغان بىر نەرسىنى ساقلاپ بېرىشكە قويۇش ئامانەت ھېسابلىنىدىغان بىر نەرسىنى ئۆتنىگە ئېلىپ تۇرۇش ۋە ئىجارىگە قويۇش ئىشلىرىغا ئوخشىشىپ كېتەمەيدۇ.

ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن باشقىلارنىڭ يېنىدا قويۇپ قويۇلغان نەرسىنىڭ ھۆكمى بەزى يەرلەردە ئامانەتكە قويۇپ قويۇلغان نەرسىلەرنىڭ ھۆكمىگە ئوخشىمايدۇ. چۈنكى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن بىر ئادەمنىڭ يېنىدا قويۇلغان نەرسىگە ئۇ ئادەم خىيانەت قىلىپ ئىشلىتىپ ئاندىن ئۇ نەرسىنى يەنە ئۆز ئورنىدا قويۇپ قويسا، بۇ ھالدا ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى يوقۇپ كەتسە تۆلەش مەسئۇلىيىتىدىن قوتىلىدۇ. ئەمما بىر ئادەم يېنىدىكى ئامانەت دەپ ئاتىلىدىغان نەرسىلەرگە خىيانەت قىلىپ ئىشلىتىپ كېيىن ئۇ نەرسىنى يەنە ئۆز ئورنىدا قويۇپ قويسىمۇ ئۇ ئادەم ئۇ نەرسىنى ئەگەر يوقۇپ كەتكەن تەقدىردە تۆلەشتىن قوتۇلالمايدۇ.

### 1659ـ سوئال: بىر نەرسىنى ساقلاپ بېرىشكە قويۇشنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ بايانى

بىر نەرسىنى ساقلاپ بېرىشكە قويۇشنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ دەلىل پاكىتى بولسا، قۇرئان، ھەدىس ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىككە كېلىشىدۇر. ئاللاھ تائالابىر نەرسىنى ساقلاپ بېرىشكە قويۇشنىڭ يولغا قويۇلغان بىر ئىش ئىكەنلىكىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: شۈبھىسىزكى، اللہ سىلەرنى ئامانەتلەرنى ئىگىسىگە قايتۇرۇشقا، كىشىلەر ئارىسىدا ھۆكۈم قىلغانىدا ئادىل ھۆكۈم قىلىشقا بۇيرۇيدۇ، اللہ سىلەرگە نەسىھەت قىلغان ئىشلار نېمىدېگەن ياخشى، اللہ ھەقىقەتەن (سۆزۈڭلارنى) ئاڭلاپ تۇرغۇچىدۇر. [سۈرە نىسا-58]

ئەگەر سىلەر سەپەر ئۈستىدە بولۇپ، خەت يازالايدىغان ئادەمنى تاپالمىساڭلار، بۇ چاغدا (قەرز ھۆججىتى يېزىپ بېرىشنىڭ ئورنىغا) گۆرۈ قويىدىغان نەرسىنى تاپشۇرساڭلار بولىدۇ؛ ئاراڭلاردا بىرىڭلار بىرىڭلارغا ئىشىنىپ ئامانەت قويسا، ئۇ چاغدا ئامانەتنى ئالغۇچى ئادەم ئامانەتنى تاپشۇرسۇن (يەنى قەرز بەرگۈچى قەرز ئالغۇچىغا ئىشىنىپ ئۇنىڭدىن بىر نەرسىنى گۆرۈ ئالمىسا،

قەرزدار قەرزنى دېيىشكەن ۋاقتىدا قايتۇرسۇن)، (قەرزدار ئامانەتكە رىئايە قىلىشتا) پەرۋەردىگارىدىن قورقسۇن. گۇۋاھلىقنى يوشۇرماڭلار، كىمكى ئۇنى يوشۇرىدىكەن، ھەقىقەتەن ئۇنىڭ دىلى گۇناھكار بولىدۇ. الله قىلمىشىڭلارنى تامامەن بىلگۈچىدۇر [سۈرە بەقەرە-283].

ھەر بىر ئەسىردە ئۆتكەن ئالىملار بىر نەرسىنى باشقىلارنىڭ يېنىدا ساقلاپ بېرىشكە بېرىشنىڭ ۋە باشقىلارنىڭ نەرسىلىرىنى ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن ئېلىشنىڭ توغرا ئىكەنلىكىدە بىرلىككە كەلدى. قىياسمۇ شۇنداق قىلىشنىڭ توغرا بولىدىغانلىقىنى كۆرسىتىپ بېرىدۇ. چۈنكى كىشىلەر بەزىدە شۇنداق قىلىشقا ئېھتىياجلىق بولۇپ قالىدۇ. چۈنكى ھەممە ئادەم نەرسە كېرەكلىرىنى ئۆزى ساقلاپ كېتەلمەيدۇ. شۇڭا ئۇلارنىڭ نەرسە كېرەكلىرىنى ساقلاپ بېرىدىغان باشقا بىرسىگە ئېھتىياجى چۈشىدۇ. باشقىلارنىڭ نەرسىلىرىنى خىيانەت قىلماي ساقلاپ بېرىشكە ئۆزىگە ئىشەنچ قىلالايدىغان ئادەمنىڭ كىشىلەر ساقلاپ بېرىڭ، دەپ ئېلىپ كەلگەن نەرسىلەرنى قوبۇل قىلىشى مۇستەھەپتۇر. چۈنكى ئۇ ئادەم شۇنداق قىلغان ۋاقتىدا ئۆزىنىڭ مۆمىن قېرىندىشىنىڭ ئېھتىياجىدىن چىققان ۋە ئۇنىڭغا ياردەم قىلغان بولىدۇ.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: ساڭا ئىشىنىپ ئامانەت قويغان كىشىنىڭ ئامانىتىنى بەرگىن، ساڭا خىيانەت قىلغان كىشىگە سەن خىيانەت قىلما. (تىرمىزى: 1264)

### 1660- سوئال: باشقىلارغا ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن بەرگەن نەرسىنىڭ ھۆكمى

باشقىلارغا ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن بەرگەن نەرسە، ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن قولىغا ئالغان ئادەمنىڭ يېنىدا ئامانەت سۈپىتىدە تۇرىدۇ. شۇنىڭ ئۈچۈن ئۇ نەرسە ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن قولىغا ئالغان ئادەمنىڭ سەل قارىشى بولماستىن يۈتۈپ كېتىپ قالسا، مەيلى ئۇ نەرسە بىلەن بىللە ئۇنى ساقلاپ بېرىدىغان ئادەمنىڭمۇ مال مۈلكى يۈتۈپ كەتسۇن مەيلى ئۇنداق بولمىسۇن ساقلاپ بېرىش ئۈچۈن قولىغا ئالغان ئادەمگە ئۇ نەرسىنى تۆلەپ بېرىش لازىم ئەمەس. بۇ كۆپ ساندىكى ئالىملارنىڭ كۆز قارىشىدۇر.

ئەمما، ئەگەر باشقىلارنىڭ نەرسىلىرىنى ساقلاپ بېرىشكە ئالغان ئادەم ئۇ نەرسىلەرنى قەستەنلىك ياكى ساقلاپ بېرىشكە سەل قاراش تۈپەيلىدىن يۈتتۈرۈپ قويغان بولسە تۆلەپ بېرىدۇ. بۇ بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەن قارىشىدۇر.

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: الله يولىدا ئۆلتۈرۈلۈش پۈتۈن گۇناھلارنى يۇيىدۇ. پەقەت ئامانەت بۇنىڭدىن مۇستەسنادۇر. نامازدا ئامانەت بار، روزىدا ئامانەت بار، سۆزدە ئامانەت بار. بۇلارنىڭ ئەڭ ئېغىرى مال مۈلۈكتىكى ئامانەتتۇر. (ئەلكەبىر 10537)

### 1661- سوئال: كېپىل بولۇش دېگەن سۆزنىڭ ئوقۇمى

كېپىل بولۇش دېگەن سۆز مەنا جەھەتتىن بىر نەرسىنى باشقا بىر نەرسىگە قېتىش، دېگەنلىك بولىدۇ. كېپىل بولۇش دېگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن كېپىل بولغان كىشىنى، ئۇ كىشى كېپىللىككە ئالغان ئادەمدىن تەلەپ قىلىنىدىغان نەرسىدە بىللە قوشۇپ تەلەپ قىلىش، دېگەنلىك بولىدۇ. كېپىللىككە ئېلىنغان ئادەمدىن تەلەپ قىلىنىدىغان نەرسە مەيلى جان بولسۇن، مەيلى قەرز بولسۇن، مەيلى ناھەق تارتىۋېلىنغان نەرسىگە ياكى سېتىش شەرتىگە توشمىغان نەرسىنى ئېلىپ سالغان نەرسىگە ئوخشاش، ئۆزى بولسا ئۆزىنى، ئۆزى بولمىسا ئوخشىشىنى، ئوخشىشى بولمىسا بازاردىكى نەقدە پۇلنى ئىگىسىگە قايتۇرۇش لازىم بولغان نەرسە بولسۇن، مەيلى بىر

نەرسنى سېتىشقا كېلىشىپ ئۇ نەرسە ئۈچۈن ئالغان پۇل بولسۇن، مەيلى تويلۇق بولسۇن، مەيلى ئاياللانى ئۇنىڭغا بەرگەن تويلۇقنى قايتۇرۇپ ئېلىش شەرتى بىلەن تالاق ئۈچۈن ئالىدىغان نەرسە بولسۇن، مەيلى قاتىل بىلەن سۈلھى تۈزۈشۈپ ئۇنىڭدىن ئالىدىغان نەرسە بولسۇن بىر كىشىنىڭ مۇشۇ نەرسىلەردە كېپىل بولۇشى توغرىدۇر. ئەمما گۆرۈگە ۋە ئامانەتكە قويۇلغان نەرسىلەردە كېپىللىك قىلىش توغرا ئەمەس.

**1662ـ سۇئال: كېپىل بولۇشنىڭ يولغا قويۇلىشىنىڭ بايانى**

كېپىل بولۇش قۇرئان، ھەدىس ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلغاندۇر. ئالالاھ تائالا كېپىل بولۇشنىڭ يولغا قويۇلغانلىقىنى بايان قىلىپ مۇنداق دېدى: ئۇلار: «پادىشاھنىڭ (تامغىسى بېسىلغان) قەدەھنى يوقىتىپ قويدۇق، ئۇنى تېپىپ كەلگەن كىشىگە (مۇكاپات ئۈچۈن) بىر تۆگە ئاشلىق بېرىلىدۇ، مەن بۇنىڭغا كېپىل» دېدى. [سۈرە يۇسۇف ـ72]

ئىبنى ئاببارس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: بىر ئادەم ئون تىللا قەرز بېرىپ تۇرغان قەرزدارنىڭ ئارقىغا كىرىۋېلىپ: سەن پۇلۇمنى بەرمىگىچە ياكى بىرەر كېپىل تېپىپ بەرمىگىچە، مەن سەندىن ھەرگىز ئايرىلمايمەن، دېگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۇ قەرزگە كېپىل بولدى. قەرزدار ۋەدە قىلغان ۋاقىت توشقاندا، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەمنىڭ يېنىغا كەلگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ ئالتۇنلارنى قەيەردىن تاپتىڭ؟ دەپ سورىدى. ئۇ: كاندىن، دەپ جاۋاب بەرگەندى، پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم: بۇ ئالتۇنلىرىڭغا بىزنىڭ ئېھتىياجىمىز يوق، چۈنكى ئۇنىڭدا ياخشىلىق يوق، دېدى ۋە ئۇنىڭ قەرزىنى پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم ئۆزى تۆلىدى. (ئەبۇ داۋۇد: 3328)

**1663ـ سۇئال: كېپىل بولۇشنىڭ ئىسلام دىنىدىكى ئورنى**

بىر ئىشقا كېپىل بولۇش ساۋاب بېرىلىدىغان ياخشى بىر ئىشتۇر. چۈنكى كېپىل بولۇشتا قىيىنچىلىققا چۈشۈپ قالغان ئادەمنىڭ قىيىنچىلىقىنى كۆتۈرۈۋېتىش ۋە ئۇنىڭ ئىشىنى ئاسانلاشتۇرۇش قاتارلىق ياخشى ئىشلار باردۇر.

پەيغەمبەر سەللاللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: كىمكى مۇسۇلمان قېرىندىشىنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقنى كۆتۈرۈۋەتسە، الله تائالا قىيامەت كۈنى ئۇنىڭ بېشىغا كەلگەن ئېغىرچىلىقتىن بىرنى كۆتۈرىۋېتىدۇ. كىمكى بىرىنىڭ قىيىنچىلىقىنى ئاسانلاشتۇرۇپ بەرسە، الله تائالا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئۇنىڭ ئىشلىرىنى قولايلاشتۇرۇپ بېرىدۇ. كىمكى بىر مۇسۇلماننىڭ ئەيىبىنى ياپسا، الله تائالا دۇنيا ۋە ئاخىرەتتە ئۇنىڭ ئەيىبىنى ياپىدۇ. كىمكى مۇسۇلمان قېرىندىشىنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلسا، الله ئۇنىڭ ھاجىتىنى راۋا قىلىدۇ. (مۇسلىم: 2699)

بىر قىسىم ئالىملار «كېيىن كېپىل بولغىنىغا پۇشايمان قىلىپ قېلىشىدىن ئەندىشە قىلىپ قېلىش ئېھتىمالى بار ئادەمنىڭ كېپىل بولماسلىقى ياخشىدۇر» دەيدۇ. ئۇ ئادەمنىڭ كېپىل بولماسلىقىنىڭ ياخشى بولۇشى، مال دۇنياسىنىڭ ساق سالامەت قېلىش تەرەپىدىن بولۇپ دىن تەرەپىدىن ئەمەستۇر. ئەگەر كېپىل بولۇش ياخشى نىيەت بىلەن بولسا، ئۇ ساۋاب بېرىلىدىغان ياخشى بىر ئىشتۇر.

**1664ـ سۇئال: كېپىل بولۇشنىڭ شەرتلىرى**

1. كېپىللىككە ئېلىنىدىغان نەرسە، زۆرۈر بولغان ۋاقىتدا مۇناسىۋەتلىك يەرلەرگە تاپشۇرغىلى

بولىدىغان ئىرىك ئادەم ياكى مال مۈلۈك بولۇشى لازىم.

2. ئەگەر كېپىللىككە ئېلىنىدىغان نەرسە قەرز بولسا، ئۇ قەرزنىڭ ئادا قىلىش لازىم بولغان قەرزلەردىن بولۇشى شەرت.

3. ئەگەر كېپىللىككە ئېلىنىدىغان نەرسە قەرز بولسا، ئۇ قەرز پەقەت ئادا قىلىش بىلەن ياكى قەرز ئىگىسىنىڭ ئۆتنۈپتىشى بىلەن چۈشۈپ كېتىدىغان قەرز بىرىش ۋە ئېلىشنىڭ شەرتىگە توشقان بولۇشى ۋە قەرز قەرزدارنىڭ ئۆلۈپ كەتكىنىگە ئوخشاش سەۋەب تۈپەيلىدىن چۈشۈپ كەتكەن بولماسلىقى لازىم.

4. بىر نەرسىگە كېپىل بولىدىغان ئادەم، كېپىل بولۇشقا لاياقىتى توشقان ئادەم بولۇشى لازىم.

## 1665ـ سۇئال: كېپىل بولۇشنىڭ ھۆكمى

كېپىل بولۇشنىڭ ھۆكمى كېپىل بولغان ئادەمدىن، ئۇ ئادەم كېپىللىكىگە ئالغان كىشىنىڭ ئۈستىگە يۈكلەنگەن نەرسىنى تەلەپ قىلىشتىن ئىبارەتتۇر.

بىر ئادەمنىڭ ئۆزىنىڭ ھەم شېرىكىنىڭ ئارىسىدا ئورتاق بولغان قەرزگە كېپىل بولۇشى توغرا ئەمەس. چۈنكى بۇ كېپىللىك ئەگەر توغرا ھىسابلانسا، بۇ ئۆزىگە ئۆزى كېپىل بولۇش ھىسابلىنىدۇ. كېپىل بولغان ئادەم ئادا قىلغان ھەر بىر سوم پۇلدا ئۇنىڭ شېرىكىنىڭمۇ ھەسسىسى بار. ئەگەر ئۇ ئادەمنىڭ كېپىللىكىنى پەقەت ھەم شېرىكىنىڭ ھەسسىسىدىلا دەپ قارىغان تەقدىردە، بۇ ھەم شېرىك ئىككى ئادەمنىڭ ئارىسىدىكى ئورتاق قەرزنى ئىگىسىنىڭ قولغا تاپشۇرۇشتىن ئىلگىرى ئىككىگە بۆلىشنى كەلتۈرۈپ چىقىرىدۇ. بۇنداق قىلىش توغرا ئەمەستۇر.

بىر قەرزدارغا كېپىل بولغان كىشى ئۇ قەرزدار تاكى بويىنىدىكى قەرزنى ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن كېپىللىكتىن ئادا جۇدا بولىدۇ. بۇ بارلىق ئالىملارنىڭ بىرلىككە كەلگەن قارىشىدۇر.

## 1666ـ سۇئال: ۋەكىل بولۇش دىگەن سۆزنىڭ ئوقۇمى

ۋەكىل بولۇش دىگەن سۆز مەنا جەھەتتىن تاپشۇرۇش دىگەنلىك بولىدۇ. ئۇ ئادەمنى بۇ ئىشقا ۋەكىل قىلغىن، دېيىلىدۇ. بۇنىڭ مەناسى بۇ ئىشتا ئۇنىڭغا تايانغىن ۋە ئۇنىڭغا ئىشەنگىن، دىگەنلىك بولىدۇ. ئۇ ئادەم بۇ ئىشقا ۋەكىل بولدى دېيىش، ئۇ ئادەم بۇ ئىشنى قىلىشنى ئۆز ئۈستىگە ئالدى ۋە ئۇنىڭغا ۋەكىل بولۇشنى قوبۇل قىلدى، دىگەنلىكتۇر.

ۋەكىل بولۇش دىگەن سۆز ئىستىلاھ جەھەتتىن، راھەتلىنىش ياكى ئاجىز كەلگەنلىك سەۋەبىدىن قېلىش توغرا بولغان مەلۇم بىر ئىشتا باشقا بىرسىنى ئۆز ئورنىغا تۇرغۇزۇپ قويۇش، دىگەنلىك بولىدۇ. ئوقۇمدا كەلگەن راھەتلىنىش ياكى ئاجىز كەلگەنلىك سەۋەبىدىن دىگەن سۆزنىڭ مەنىسى بىر ئادەم بىر ئىشنى قىلىشنىڭ مەسئۇلىيىتىنى ۋە ئۇنى قىلىش جەريانىدا تارتىدىغان چاپا مۇشەققەتلەرنى تارتىشنى تاشلاپ راھەت كۆرىش ئۈچۈن ئۇ ئىشنى قىلىش ئۈچۈن ئورنىغا باشقا بىرسىنى تۇرغۇزۇپ قويۇش ياكى ئۇ ئادەمنىڭ بىر ئىشنى ئۆزىنىڭ كېسەل بولغىنىغا ياكى يىشىنىڭ كىچىك بولغىنىغا، ياكى ئەقلى ھۇشىنىڭ جايىدا بولمىنىغا ئوخشاش بىرەر ئۆزرىسى تۈپەيلىدىن ئۆزى بىۋاستە قول تىقىپ قىلالمىغانلىقى ئۈچۈن ئورنىغا باشقا بىرسىنى تۇرغۇزۇپ قويۇش، دىگەنلىك بولىدۇ.

## 1667ـ سۇئال: ۋەكىل بولۇشنىڭ يولغا قويۇلۇشى

ۋەكىل بولۇش قۇرئان، ھەدىس ۋە ئالىملارنىڭ بىرلىكى ئارقىلىق يولغا قويۇلغان بىر ئىشتۇر.

بىر ئىشقا باشقا بىرسىنى بۇيرۇشنىڭ توغرا بولىدىغانلىقىنى ئالالاھ تائالانىڭ بۇ ئايىتىدىن

كۆرىۋاالالىيمىز. ئۇلارنى ئۇخلاتقىنىمىزدەك، (غاردا قانچىلىك تۇرغانلىقلىرىنى) ئۆز ـ ئارا سوراشسۇن دەپ (ئۇلۇمگە ئوخشاش ئۇزاق ئويقۇدىن) ئۇلارنى ئويغاتتۇق، ئۇلارنىڭ بىرى «(بۇ غاردا) قانچە ئۇزۇن تۇردۇڭلار؟» دېدى. ئۇلار: «بىر كۈن ياكى بىر كۈندىنمۇ ئاز تۇردۇق» دېيىشتى. ئۇلارنىڭ (بەزىسى) دېدىكى، «قانچە ئۇزاق تۇرغانلىقىڭلارنى پەرۋەردىگارىڭلار ئوبدان بىلىدۇ (بۇنى سۈرۈشتۈرۈشنىڭ پايدىسى يوق، بىز ھازىر ئاچ)، بىرىڭلارنى بۇيرۇڭلار، بۇ تەڭگىلەرنى شەھەرگە ئېلىپ بېرىپ، كىمنىڭ تامىقى ئەڭ پاكىز بولسا، ئۇنىڭدىن سىلەرگە سېتىۋېلىپ ئېلىپ كەلسۇن، ئۇ (شەھەرگە كىرىشتە ۋە تاماق سېتىۋېلىشتا) ئېھتىيات قىلسۇن سىلەرنى ھېچ كىشىگە تۇيدۇرمىسۇن. [سۈرە كەھەپ-19]

### 1668- سۇئال: ۋەكىللىكنىڭ توغرا بولۇشىنىڭ شەرتلىرى

1. بىر ئادەمنى ۋەكىل قىلىپ تەيىن قىلىدىغان كىشى ۋەكىللىككە تەيىن قىلىنغان ئادەم قىلىدىغان ئىشلارغا ئىگە ۋە شۇ ئىشلارغا قىلغان تەسەررۇپى كۈچكە ئىگە بولغان كىشىلەردىن بولۇشى لازىم.

2. ۋەكىل سودا سېتىقنىڭ ۋە بىر نەرسە ئۈستىدە كېلىشىم قىلىشنىڭ نىمە ئىكەنلىكىنى چۈشىنىدىغان ۋە ئۇنى بىلەلەيدىغان ئادەملەردىن بولۇشى لازىم.

3. ۋەكىل قىلىنغان ئادەم مۇئەييەن بىر ئادەم بولۇشى لازىم.

## توققۇزىنچى باپ.گۇۋاھلىق ۋە ئۇنىڭغا مۇناسىۋەتلىك مەسىلىلەر

### 1669- سۇئال: گۇۋاھلىق دېگەن نېمە؟

گۇۋاھلىق پارسچە سۆز بولۇپ، ئەرەبچىسى« شاھادەت»تۇر. مەنىسى، بىلگەن نەرسىسىگە ئىقرار قىلىش دېگەنلىكتۇر. ئۇ ئىقتىسادىي مۇئامىلىلەردىكىگە ئوخشاش بىۋاستە ئاڭلىغىنىغا ياكى ھادىسىلەر ۋە ۋەقەلىكلەردىكىگە ئوخشاش كۆرگىنىگە ياكى مۇھەممەد ئەلەيھىسسالامنىڭ پەيغەمبەر ئىكەنلىكىگە ئوخشاش كۈچلۈك دەلىل ـ پاكىتلار ئارقىلىق ئىسپاتلانغان قىل سىغمايدىغان ھەقىقەتلەرگە ئىقرار قىلىپ گۇۋاھلىق بەرگەنگە ئوخشاش.

### 1670- سۇئال: گۇۋاھلىقتىن ئۆتۈشنىڭ ھۆكمى

بىرەر ھەق ئىگىسىنىڭ ھەققىنى ئىسپاتلاش ياكى بىراۋنىڭ نەسىبىنى ئىسپاتلاش ياكى گۇناھسىز بىرىنى تۆھمەتتىن قۇتقۇزۇش ياكى بىراۋدىن زىياننى توسۇپ قېلىش ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىش زۆرۈر بولغان ۋاقىتتا گۇۋاھلىقنى ئادا قىلىش پەرزدۇر. بۇنداق ۋاقىتتا گۇۋاھلىقنى يوشۇرۇش ياكى گۇۋاھلىق بېرىشتىن باش تارتىش ئېغىر گۇناھلاردىن سانىلىدۇ. ئەمما گۇناھسىز بىراۋنى قارىلاش ياكى بىراۋنى زىيانغا ئۇچرىتىش ياكى بىراۋنىڭ نەسىبىنى رەت قىلدۇرۇش ئۈچۈن گۇۋاھلىق بېرىش ھارامدۇر.

ئىبنى ئابباس رەزىيەللاھۇ ئەنھۇما مۇنداق دەيدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم قەسەمگە ۋە گۇۋاھچىغا ئاساسلىنىپ تۇرۇپ ھۆكۈم قىلغان. (مۇسلىم: 1712)

پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم مۇنداق دېگەن: مەن سىلەرگە گۇۋاھچىلارنىڭ ئەڭ ياخشىسىنى ئېيتىپ بېرەيمۇ؟ ئۇ شۇنداق بىر ئادەمكى، گۇۋاھلىق بېرىشى تەلەپ قىلىنىشتىن بۇرۇن ئۆزلۈكىدىن كېلىپ گۇۋاھلىق بېرىدۇ. (مۇسلىم: 1719)

## 1671ـ سۇئال: يالغان گۇۋاھلىق بېرىش ۋە ئۇنىڭ گۇناھى

يالغان گۇۋاھلىق بېرىش بىراۋغا تۆھمەت قىلىپ، قىلمىغان ئىشنى قىلدى، دېمىگەن سۆزنى دېدى، دەپ يالغاندىن ئۇنى قارىلاش ياكى گۇۋاھلىقتا ھەقىقەتنى يوشۇرۇپ ئەكسىنى سۆزلەش دېگەنلىك بولۇپ، يالغاندىن گۇۋاھلىق بېرىش بىگۇناھ كىشىلەرنىڭ قېنىنى ئاققۇزۇشقا، ھەق ـ ھوقۇقلارنىڭ زايە بولۇپ كېتىشىگە، گۇناھسىزلارنىڭ قارىلىنىشىغا، گۇناھكارلارنىڭ جازاسىز قېلىشىغا سەۋەب بولىدىغان، ئاللاھقا ئەڭ يامان كۆرىلىدىغان، كەچۈرۈلگۈسىز، ئەڭ قەبىھ جىنايەتتۇر. بۇنداق جىنايەتنى ئىمانى ئاجىز، ئەخلاقتىن نېسىۋىسى بولمىغان، رەزىل ئادەملەرلا قىلىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇنداقلارنى قاتتىق ئازاپ بىلەن تەھدىت قىلغان.

شەئبى مۇنداق دەيدۇ: ئىككى كىشى بىر ئادەمنىڭ ئوغرىلىق قىلغانلىقىغا گۇۋاھلىق بەرگەندى، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ شۇلارنىڭ گۇۋاھلىقىغا ئاساسلىنىپ، ئۇنىڭ قولىنى كەستى. ئاندىن ئۇ ئىككىسى باشقا بىر ئادەمنى ئېلىپ كېلىپ: (ئەسلى ئوغرى بۇ ئىدى) بىز ئالدىنقى ئادەمنى ئوغرى دەپ خاتالىشىپتىمىز، دېيىشتى. شۇنىڭ بىلەن، ئەلى رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ ئۇلارنىڭ گۇۋاھلىقىنى ئەمەلدىن قالدۇردى ۋە ئۇلاردىن قولى خاتا كېسىلگەن كىشىنىڭ دىيىتىنى تۆلىتىپ ئالغاندىن كېيىن: بۇ ئىشنى قەستەن قىلغانلىقىڭلارنى بىلسەم (يەنى شۇنداق دەپ قارىغان بولسام)، قولۇڭلارنى كېسەتتىم، دېدى. (بۇخارى مۇئەللەق رىۋايەت قىلغان)

## 1672ـ سۇئال: گۇۋاھلىقنىڭ تۈرلىرى

گۇۋاھلىق ئىككى تۈرلۈك بولۇپ، بىرى، ئېتىقادتىكى گۇۋاھلىق، يەنە بىرى مۇئامىلىدىكى گۇۋاھلىقتۇر.

## 1673ـ سۇئال: ئېتىقادتىكى گۇۋاھلىق

ئېتىقادتىكى گۇۋاھلىق ــ قەلبىدە ئىشەنگەن نەرسىلەرگە تىلى بىلەن ئىقرار قىلىش دېگەنلىك بولۇپ، بۇخىل گۇۋاھلىقتا دىل بىلەن تىل ئىككىسى بىردەك ئىشتىراك قىلىدۇ. دىل چىن ئىمان بىلەن، تىل ئىقرار ۋە ئېتىراپ بىلەن ئىشتىراك قىلىدۇ. شۇڭا قانداقلا بىر ئادەم «ئاللاھتىن باشقا ھېچ ئىلاھىي مەبۇد يوق، مۇھەممەد ئەلەيھىسسالام ئاللاھنىڭ بەندىسى ۋە ئەلچىسى» دېگەن شاھادەت كەلىمىسىنىڭ مەنىسىگە چىن دىلىدىن ئىشىنىپ، تىلى بىلەن ئىقرار قىلىدىكەن، ئۇ مۇسۇلمانلاردىن سانىلىدۇ. ئەمما تىل ئىقرار قىلغان بولسىمۇ دىل ئىشەنمىسە بۇ ئىمان ئەمەس، بەلكى نىفاق ئىككى يۈزلىمچىلىك بولىدۇ. ئاللاھ تائالا مۇناپىقلارنى تونۇشتۇرۇپ مۇنداق دېگەن: مۇناپىقلار سېنىڭ ئالدىڭغا كەلگەن چاغدا: " گۇۋاھلىق بېرىمىزكى، سەن ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرىدۇرسەن " دەيدۇ، سېنىڭ ھەقىقەتەن ئاللاھنىڭ پەيغەمبىرى ئىكەنلىكىڭنى ئاللاھ بىلىدۇ، ئاللاھ گۇۋاھلىق بېرىدۇكى، مۇناپىقلار ئىمان دەۋاسىدا چوقۇم يالغانچىلاردۇر. [مۇناپىقۇن-1]

## 1674ـ سۇئال: مۇئامىلىدىكى گۇۋاھلىق

مۇئامىلىدىكى گۇۋاھلىق كىشىلەرنىڭ ئەھۋالىدىن، ئىشلىرىدىن، سۆپەتلىرىدىن بىلگەنلىرىگە ئەينەن ئىقرار قىلىش دېگەنلىكتۇر.

ئىنسانلار ئارىسىدا يۈز بېرىپ تۇرىدىغان ھەر خىل مۇئامىلىلەردە گۇۋاھلىق تەلەب قىلىشتىن مەقسەت ھەق ــ ھوقۇقلارنى ياكى نەسەبنى ياكى نىكاھنى ياكى تالاقنى ياكى ئىددەتنى ياكى مىراسنى ياكى تۆھمەتنى ياكى بىرەر خەۋەرنى ياكى بىرەر مەلۇماتنى ياكى بىرەر ئىشنى ياكى ھەر قانداق بىر نەرسىنى ئىسپاتلاش ياكى رەت قىلىش ئۈچۈن نىدۇر.

### 1675ـ سۇئال: گۇۋاھلىق بېرىشكە سالاھىيەتلىك بولۇشنىڭ شەرتى

ئىنسانلار ئارىسىدىكى مۇئامىلە ئىشلىرىدىن بىرەر ئىشقا گۇۋاھلىق بەرمەكچى بولغان گۇۋاھچىنىڭ گۇۋاھلىق بېرىشكە سالاھىيەتلىك بولۇشىنىڭ شەرتلىرى تۆۋەندىكىچە:

1ـ مۇسۇلمانغا گۇۋاھلىق بەرمەكچى بولغان ئادەمنىڭ مۇسۇلمان بولۇشى. غەيرى دىندىكىلەرنىڭ مۇسۇلمانغا گۇۋاھلىق بېرىشى رەت قىلىنىدۇ. ھەنەفىي مەزھىبىگە كۆرە، مۇسۇلمانلارنىڭ يۇرتىدا ياشايدىغان كۇففارلارنىڭ مۇسۇلمانلارنىڭ نىكاھ ئىشلىرىدا گۇۋاھلىق بېرىشنى دۇرۇس سانايدۇ.

2 ـ گۇۋاھچىنىڭ ئەقلى ــ ھوشى جايىدا بولغان بىرسى بولۇشى، ساراڭ ياكى نىرۇسى جايىدا ئەمەس بىرىنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

3 ـ گۇۋاھچىنىڭ راستچىل بولۇشى. كىشىلەر ئارىسىدا يالغانچىلىق ياكى يالغان گۇۋاھلىقى بىلەن تونۇلغان ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

4 ـ گۇۋاھچىنىڭ ئىشەنچلىك بولۇشى، بىرەر قېتىم ئامانەتكە خىيانەت قىلغان ياكى بىراۋغا تۆھمەت قىلغان ئادەمنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

ئەمر ئىبنى شۇئەيب دادىسىدىن بوۋىسىنىڭ مۇنداق دېگەنلىكىنى رىۋايەت قىلىدۇ: پەيغەمبەر سەللەللاھۇ ئەلەيھى ۋەسەللەم خىيانەتخور ئەر ۋە خىيانەتخور ئايالنىڭ گۇۋاھلىقىنى، شۇنداقلا، مۇسۇلمان قېرىندىشىغا ئاداۋەت ساقلىغۇچىنىڭ گۇۋاھلىقىنى رەت قىلدى. (ئەبۇ داۋۇد: 3600)

ئىمام مالىكنىڭ رىۋايەت قىلىشىچە، ئۆمەر ئىبنى خەتتاب رەزىيەللاھۇ ئەنھۇ: دەۋاگەرنىڭ ۋە تۆھمەتكە ئۇچرىغۇچىنىڭ گۇۋاھلىقى دۇرۇس بولمايدۇ، دېگەن. (مالىك: 1427)

5ـ گۇۋاھچىنىڭ گۇۋاھلىق بەرمەكچى بولغان ئادەمنىڭ دۈشمىنى ياكى خىزمەتچىسى بولماسلىقى. پەيغەمبەر ئەلەيھىسسالام خىيانەت قىلغۇچىنىڭ بىراۋغا گۇۋاھلىق بېرىشىنى، بىراۋغا دۈشمەنلىك قىلىۋاتقان بىرىنىڭ ئۇنىڭغا گۇۋاھلىق بېرىشى ۋە خىزمەتچىنىڭ خوجايىنىغا گۇۋاھلىق بېرىشنى مەنئى قىلغان.

### 1676ـ سۇئال: گۇۋاھلىق بېرىشنىڭ شەرتلىرى

1 گۇۋاھلىقنى ئۆز كۆزى بىلەن كۆرگەن ئىشلارغا بېرىش. كۆرمەي تۇرۇپ ئاڭلىغان ئىشلارغا بېرىلگەن گۇۋاھلىق قوبۇل قىلىنمايدۇ. پەقەت نەسەبنى، نىكاھنى، ئۆلۈمنى ئىسپاتلاش ئۈچۈن گۇۋاھچىنىڭ ئىشەنچلىك ئىككى ئەر ياكى بىر ئەر، ئىككى ئايالدىن ئېنىق ئاڭلىغانلىرى قوبۇل قىلىنىدۇ.

2 ـ گۇۋاھلىق بېرىشتە " شۇنداق گۇۋاھلىق بېرىمەن " دېگەن لەۋزى بىلەن بېرىلىشى.

3 ـ گۇۋاھلىق بېرىشتە، گۇۋاھلىقنىڭ تەلەب قىلىنغان سان بويىچە بېرىلىشى لازىم، مەسىلەن: بىراۋنى زىنا بىلەن قارىلىغان ئادەم 4 قېتىم گۇۋاھلىقتىن ئۆتكەنگە ئوخشاش.

### 1677ـ سۇئال: گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدىغانلار

تۆۋەندىكىلەرنىڭ بەرگەن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ:

1 ــ ئاتا ــ ئانىلاردىن بىرەرسىنىڭ بالىلىرىغا ياكى بالىلارنىڭ ئاتىسى ياكى ئانىسىغا بەرگەن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

2 ـ ئەر ــ ئاياللارنىڭ بىر ــ بىرىگە بەرگەن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

3 ـ ئىككى شېرىكنىڭ ئۆزلىرى شېرىكلەشكەن ئىشتا بىر ــ بىرىگە بەرگەن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

4 ـ بىراۋنىڭ دۈشمەن تۇتۇپ يۈرگەن بىرىگە بەرگەن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

5 ـ ئەما كىشىنىڭ قانداقلا بىرىگە بەرگەن گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنمايدۇ.

6 ـ يالغانچىلىقى ياكى تۆھمەتخورلىقى ياكى خىيانەتچىلىكى بىلەن بىرەر قېتىم ئېغىزغا چىقىپ قالغان ئادەمنىڭ قايسىبىر كىشى ئۈچۈن، قايسىبىر ئىشقا بەرگەن گۇۋاھلىقى قەتئىي قوبۇل قىلىنمايدۇ.

**1678ـ سۇئال: گۇۋاھچىنىڭ يالغانچىلىقى كېيىنچە ئاشكارىلانسا نېمە قىلىش كېرەك؟**

بىراۋ گۇۋاھلىقنى پۈتۈن شەرتلىرىگە ئويغۇن ھالدا ئادا قىلىپ بولغاندىن كېيىن، ئۇنىڭدىن گۇۋاھلىقنى قوبۇل قىلىشقا توسقۇن بولىدىغان يالغانچىلىق، خىيانەتچىلىك، تۆھمەتخورلۇققا ئوخشىغان ئىللەتلەر كۆرۈلسە، ئۇنىڭ بۇرۇنقى گۇۋاھلىقلىرى رەت قىلىنىدۇ. چۈنكى تەبىئەتتىكى بۇ خىل ناچارلىقلار پاش بولغان كىشىنىڭ بۇرۇنقى گۇۋاھلىقلىرىغا ئىشەنگىلى بولمايدۇ. تەربىيەنىڭ ئادەمنى ئىسلاھ قىلىدىغانلىقى بىر ھەقىقەت بولسىمۇ، ئىنسانلارنىڭ مىجەز، خۇلقىنىڭ بىر كېچىدىلا ياخشى ياكى يامان بولۇپ ئۆزگىرىپ كەتمەيدىغانلىقىمۇ بىر ھەقىقەت.

**1679ـ سۇئال: گۇۋاھلىقنىڭ دەرىجىلىرى**

گۇۋاھلىقنىڭ دەرىجىلىرى 4 بولۇپ، ئۇلار:

1 ـ ئەرلەر كۆپىرەك بىلىدىغان ئىشلار بولۇپ، بۇ خىلدىكى گۇۋاھلىقتا ئىككى ئەرنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىدۇ. مەسىلەن: نىكاھ، تالاق، ۋەسىيەت ۋە بۇلارغا ئوخشاش ئەرلەر كۆپىرەك بىلىدىغان ئىشلاردۇر.

ئى مۆئمىنلەر! ئاراڭلاردىن بىرىڭىز ئۆلىدىغان چېغىدا ۋەسىيەت قىلماقچى بولسا، ئۇنىڭغا ئىچىڭلاردىن ئىككى ئادىل كىشى گۇۋاھ بولسۇن، ياكى (ئۆز دىنىڭلاردىكىلەردىن گۇۋاھ بولىدىغان ئىككى كىشى تېپىلمىسا) غەيرىي دىندىكىلەردىن ئىككى كىشى گۇۋاھ بولسۇن، ئەگەر سىلەر سەپەردە بولۇپ، بېشىڭلارغا ئۆلۈم دەھشىتى كەلگەندە، سىلەر (بۇ ئىككى گۇۋاھنىڭ راستچىللىقىدىن) گۇمانلانساڭلار، نامازدىن كېيىن ئۇلارنى ئېلىپ قېلىڭلار، ئۇلار: «بىز پايدىسىغا قەسەم قىلىدىغان كىشىلەرمىز، بىزنىڭ يېقىنىمىز بولغان تەقدىردىمۇ قەسىمىمىزنى ھېچ نەرسىگە ساتمايمىز، خۇدالىق ئۈچۈن بولغان گۇۋاھلىقنى يوشۇرمايمىز. ئەگەر ئۇنى يوشۇرساق، بىز ئەلۋەتتە گۇناھكارلاردىن بولىمىز» دەپ اﷲنىڭ نامى بىلەن قەسەم قىلسۇن. [مائىدەـ 106]

2 ـ ئاياللار كۆپىرەك بىلىدىغان ئىشلار بولۇپ، بۇ خىلدىكى گۇۋاھلىقتا ئاياللارنىڭلا گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىدۇ. ھەتتا بىرلا ئايالنىڭمۇ گۇۋاھلىقى ھېسابقا ئېلىنىدۇ. مەسىلەن: تۇغۇت، قىزلىق، ھەيز، ئېغىر ئاياقلىق، بالا ئېمىتىش، نەسەب، ئاياللارنىڭ ئىددىتى ۋە ئەيىبلىرى قاتارلىق ئىشلاردا تەلەپ قىلىنغان گۇۋاھلىق.

مۇلاھىزە: بىراۋ ئۆزىنىڭ نىكاھلىق ئايالى تۇغقان بالىنىڭ دادىسى ئىكەنلىكىنى ئىنكار قىلىپ تۇرۇۋالسا، بۇ بالىنىڭ شۇ ئادەمنىڭ بالىسى ئىكەنلىكىگە بىرلا ئايال گۇۋاھلىق بەرسىمۇ، بۇ بىرلا ئايالنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىپ، بالا شۇ ئادەمگە قوشۇپ بېرىلىدۇ.

3 ـ ئىقتىسادىي مۇئامىلىلەردە ئىككى ئەرنىڭ ياكى بىر ئەر، ئىككى ئايالنىڭ گۇۋاھلىقى قوبۇل

قىلىنىدۇ. مەسىلەن: ئىلىم ــ سىتىم، قەرز، رەنە، شىرىكەتچىلىك ۋە باشقىلارغا ئوخشاش.

سىلەر ئەر كىشىڭلاردىن ئىككى كىشىنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار؛ ئەگەر ئىككى ئەركىشى يوق بولسا، سىلەر ئادالىتىگە، دىيانىتىگە رازى بولىدىغان كىشىلەردىن بىر ئەر، ئىككى ئايالنى گۇۋاھلىققا تەكلىپ قىلىڭلار، بۇ ئىككى ئايالنىڭ بىرسى ئۇنتۇپ قالسا، ئىككىنچىسى ئېسىگە سالىدۇ.[بەقەر- 282 ]

4 - ئېرى ئايالنى زىنا بىلەن قارىلاپ ئەرز قىلسا، ئايالنى قارىلاشتا گۇۋاھلىق سۆزىنىڭ راست ئىكەنلىكىنى دەلىللەش ئۈچۈن، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم قىلىپ، بەشىنچى قېتىملىقىدا " ئەگەر بۇ دەۋايىمدا يالغان ئېيتقان بولسام، ماڭا ئاللاھنىڭ لەنىتى بولسۇن " دەپ تەكىتلىسە، ئۇنىڭ يالغۇز گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىدۇ.

خوتۇنلىرىنى زىنا بىلەن قارىلىغان ۋە ئۆزلىرىدىن باشقا گۇۋاھچىسى بولمىغانلار گۇۋاھلىق سۆزىنىڭ راست ئىكەنلىكىنى دەلىللەش ئۈچۈن، ئاللاھنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم قىلسۇن، بەشىنچى قېتىمدا: " ئەگەر يالغانچى بولسام ماڭا ئاللاھنىڭ لەنىتى بولسۇن " دېسۇن [نۇر 6-7 ]

شۇنداقلا، ئايالنىڭ ئېرىنىڭ ئۇنى زىنا قىلدى دەپ قارىلىغانلىقىنى رەت قىلىشتا، ئېرىنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىگە ئاللاھنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم ئىچىپ، بەشىنچى قېتىمدا، " ئەگەر ئېرىمنىڭ گېپى راست بولىدىغان بولسا ماڭا ئاللاھنىڭ غەزىپى بولسۇن " دەپ تەكىتلىسە، ئايالنىڭ ئۆزىنى ئاقلاشتا يالغۇز گۇۋاھلىقى قوبۇل قىلىنىدۇ.

خوتۇن كىشى ئېرىنىڭ يالغانچى ئىكەنلىكىگە ئاللاھنىڭ نامى بىلەن تۆت قېتىم قەسەم ئىچسە، جازاغا تارتىلىشتىن ساقلاپ قېلىنىدۇ. بەشىنچى قېتىمدا، ئۇ ئېرىم ئەگەر راستچىللاردىن بولسا، ماڭا ئاللاھنىڭ غەزىپى بولسۇن دەپ قەسەم قىلىدۇ. [ نۇر سۈرىسى 8-9]

**ئەسسالامۇئەلەيكۇم!**

**ئالتە باسقۇچلۇق ئىسلام قىرائەتخانىمىزغا كىرگىنىڭىزنى قارشى ئالىمىز!**

**ئەل-ئاۋام ئالتە باسقۇچلۇق ئىسلام قىرائەتخانىسى**

قىرائەتخانىمىزدىكى كىتاپلارنى ئۆگىنىشنىڭ باسقۇچ، تەرتىپ، ۋاقىت ئورۇنلاشتۇرۇش تەكلىپى-تەخمىنەن 100ئاي، يەنى 8 يىل.

**بىرىنچى باسقۇچ- ئىسلام تەلىماتى بىلىملىرىنى ئۆگىنىش.**

بۇنىڭدا ئىسلام تەلىماتىنىڭ 1-2-3- 4-جىلدلىرى كۈنگە 5 بەتتىن 24 ئاي ئۆگىنىلىدۇ.

**ئىككىنچى باسقۇچ- تەپەككۇرنى ئېچىش، ئىسلامىي ھىسسىيات يېتىلدۈرۈش.**

1. دىنىمنى ئۆگىنىمەن مەجمۇئەسى ( كۈنگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
2. مىنىڭ گۈزەل دىنىم مەجمۇئەسى ( كۈنگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
3. قەلىب سادالىرى مەجمۇئەسى( كۈنگە 10 بەتتىن 2 ئاي)

**ئۈچىنچى باسقۇچ- تەرجىمال، تارىخ، تەزكىرەلەرنى ئۆگىنىش.**

1. ئاللاھنىڭ پەيغەمبەرلىرى(كۈنگە 10 بەتتىن 2ئاي)
2. شىرىن بۇلاق(كۈنگە 10 بەتتىن 2ئاي)
3. ئىزباسار تۆت خەلىپە (كۈنگە 15 بەتتىن بىر ئاي)
4. ساھابىلار ھاياتىدىن تاللانمىلار 1-2-قىسىم (كۈنگە 20 بەتتىن 2 ئاي)
5. ئايال ساھابىلار (كۈنگە 10 بەتتىن بىر ئاي)

**تۆتىنچى باسقۇچ- ھەدىس ئۆگىنىش .**

جامىئۇل فەۋائىدتىن تاللانغان سەھىھ ھەدىسلەر 1-2-قىسىم (كۈنگە 5 بەتتىن تەخمىنەن 12 ئايدىن 18 ئايغىچە)

**بەشىنچى باسقۇچ- قۇرئان ۋە تەپسىر ئۆگىنىش .**

1. قۇرئان كەرىمنىڭ تەرجىمىسى ( كۈنگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
2. نىدا ئايەتلىرىنىڭ تەپسىرى( كۈنگە 5 بەتتىن 4 ئاي)
3. تەپسىرى ئىبنى كەسىر1- قىسىمدىن 6- قىسىمغىچە ( كۈنگە 5 بەتتىن 24 ئاي)
4. ئايەتۇل ئەھكام 1-2- قىسىم ( كۈنگە 10 بەتتىن 4 ئاي)

**ئالتىنچى باسقۇچ- ئومۇملاشتۇرۇپ تەكرارلاش.**

1. «ئىسلام تەلىماتىدىن سۇئال- جاۋاپلار» (كۈنگە 10 بەتتىن 8 ئاي)
2. روھىدىن ئىسلام ( كۈنگە 10 بەتتىن 2 ئاي)
3. دىن ۋە ھايات ( كۈنگە 10 بەتتىن 2 ئاي)

ھەممىمىزگە ئاللاھ رەھمەت قىلسۇن!